# ياخشىلارنىڭ باغچىسى

# رياض الصالحين

محي الدين بن شرف النووي رحمه الله

ئۇيغۇر تەرجىمە مەركىزى

**مۇندەرىجە**

بسم الله الرحمن الرحيم

الحمد لله رب العالمين والصلاة والسلام على أشرف الأنبياء والمرسلين، و بعد :

فإن الكتاب الإمام النووي رحمه الله تعالى المعرف "برياض الصالحين" من أحسن الكتب التي جمعت أحاديث فضائل الأعمال وفي هذا يقول المصنف رحمه الله :

«فرأيت أن أجمع مختصرا من الأحاديث الصحيحة، مشتملا على ما يكون طريقا لصاحبه إلى الآخرة ومحصلا لآدابه الباطنة والظاهرة، جامعا للترغيب والترهيب، وسائر أنواع آداب السالكين من أحاديث الزهد، ورياضات النفوس، وتهذيب الأخلاق، وطهارات القلوب وعلاجها، وصيانة الجوارح و إزالة اعوجاجها، وغير ذلك من مقاصد العارفين».

وقد إلتزم رحمه الله تعالى إيراد الأحاديث الصحيحة مضافة إلى مصادرها المعرفة مع التصدير كل باب بما يناسبه من القرآن الكريم.

وقد اعتنى طلاب العلم بهذا الكتاب اعتناء بالغا فقاموا بترجمته إلى عدة لغات وكان للغة الأيغورية نصيب من هذا الاهتمام حيث قام مجموعة من الطلاب الأيغوريين بترجمته إلى هذه اللغة التي يتكلم بها الأيغورية في الصين الشعبية ومن يتكلم بهذه اللغة علما بأن الذين يتكلمون بها مع اختلاف لهجاتهم البسيط يبلغون إلى مئة مليون مسلم. وقد اطلعت على هذه الترجمة فوجدتها وافية بمقاصد الكتاب ومطابقة للنص العربي دون إخلال. وأرجو الله عزوجل أن يثيبهم بما يستحقونه من الأجر والثواب في الدارين. وأن ينفع به المسلمين في البلادهم ويزيدهم بصيرة وعلما بالحديث النبوي الشريف. والله الموفق والهادي إلى سواء السبيل.



كتبه الأستاذ الدكتور

عبد الرحيم القشقري

المدرس في الجامعة الإسلامية بالمدينة المنورة

25/رمضان/ 1423 هجرية.

## تەقرىز

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

گـۈزەل ماختاشـلار پـۈتۈن ئالەملـەرنىڭ پەرۋەردىگـارى بولغـان اللە تاﻻغـا، دۇرۇد ۋە سـالام پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ھۆرمەتلىكى بولغان مۇھەممەد ئەلەيھىسساﻻمغا بولسۇن!

مەقسەتكە كەلسەك، ئىمام نەۋەۋىي (اللە ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) نىڭ ”ياخشى كىشىلەرنىڭ باغچىسى“ دېگەن نام بىلەن تونۇلۇپ كەلگەن بۇ كىتابى ئەمەل ئىبادەتلەرنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدىكى ھەدىسلەرنى توپلىغان كىتابلارنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ ياخشى كىتابتۇر. ئاپتور بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: « مەن دۇنيانى ياخشى كۆرمەسلىك، كۆڭۈللەرنى اللە تائاﻻنىڭ ئىبادىتىگە چېنىقتۇرۇش، ئەخلاقلارنى ياخشىلاش، دىللارنى پاكلاش ۋە ئۇلارنى ھەسەتخورلۇق، كۆرەلمەسلىك ۋە مۇناپىقلىقتا ئوخشىغان ھەر خىل كېسەللىكلەردىن ساقايتىش، ئەزالارنى يامان يوللارغا ئىشلىتىشتىن ساقلاش، ئۇنىڭدىكى ھەرخىل يامان ئىللەتلەرنى يوقىتىش ۋە بۇنىڭدىن باشقا مەقسەتلەر توغرىسىدا كەلگەن توغرا دەپ قارالغان ھەدىسلەردىن تەركىب تاپقان، ئاخىرەتنىڭ يوللىرىنى ۋە ئۇ يوللارنىڭ زاھىرى ۋە باتىنى قائىدە تەرتىبلىرىنىڭ اللە تائاﻻنىڭ رەھمىتىگە رىغبەتلەندۇرۇش، ئۇنىڭ ئازابىدىن ئاگاھلاندۇرۇشنى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ھەرخىل ياخشى ئىشلارنى ئۆزئىچىگە ئالغان قىسقا بىر كىتابا تەييارلاپ چىقىشنى لايىق كۆردۈم ».

ئاپتور (اللە ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) ھەربىر بابنى شۇ بابقا مۇناسىپ كېلىدىغان قۇرئاننىڭ ئايەتلىرى بىلەن باشلاپ كەلتۈرگەن ھەدىسلەرنىڭ توغرا دەپ قارالغان ھەدىسلەر بىلەن بىرگە، بۇ ھەدىسلەر كىشىلەر ئارىسىدا تونۇلۇپ كەلگەن ئاتاقلىق ھەدىس كىتابلىرىنىڭ ئىچىدىكى قايسى كىتابتىن ئېلىنغانلىقىنىمۇ ئەسكەرتىپ ئۆتۈشكە ئەھمىيەت بەرگەن.

بۇ كىتابقا ھەر مىللەت بىلىم ئادەملىرى قاتتىق كۆڭۈل بۆلۈپ بىر نەچچە تىللارغا تەرجىمە قىلىدى. اللە تائاﻻغا شۈكۈرلەر بولسۇن! ئۇيغۇر تىلىمۇ بۇ كىتاب تەرجىمە قىلىنغان تىللارنى بىرسى بولۇپ قالدى. بۇ كىتابنى ۋەتەن ئىچى ۋە سىرتىدىكى ئۇيغۇر تىلىدا سۆزلىشىدىغان كىشىلەرنىڭ ئورتاق پايدىلىنىشى ئۈچۈن بىر تۈركۈم ئۇيغۇر ئوقۇغۇچىلىرىنىڭ تىرىشچانلىقى ئارقىسىدا تەرجىمە قىلىنىپ تاماملاندى. مەن بۇ تەرجىمىنى بىر ـ بىرلەپ كۆزدىن كەچۈردۈم، تەرجىمە ناھايىتى ياخشى چىققان بولۇپ، كىتابنىڭ ئەرەبچە تېكىستىگە ناھايىتى ئۇيغۇن ھەم كىتابنىڭ ئەسلى مەقسىتىنى تولۇق ئىپادىلەپ بەرگەن.

مەن اللە سۇبھانەھۇ ۋەتائاﻻدىن ئۇلار قىلغان بۇ خىزمەتلىرى ئۈچۈن دۇنيا ـ ئاخىرەتتە تولۇق ئەجىر ـ ساۋاب بېرىشىنى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ بۇ كىتاب بىلەن مەنپەئەت ئېلىشى ۋە ئۇلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسساﻻمنىڭ ھەدىسىگە بولغان تونۇشىنى ۋە چۈشەنچىسىنى تېخىمۇ يۇقىرى كۆتۈرۈشنى تىلەيمەن. اللە تائاﻻ ئۇتۇق ئاتا قىلغۇچى ۋە توغرا يولغا باشلىغۇچىدۇر.

مەدىنە مۇنەۋۋەر ئىسلام ئۇنىۋېرسىتىتىدىكى
پروفېسور دوكتور ئابدۇرېھىم قەشقەرىي
ھىجرىيە 1423 ـ يىلى رامىزان.
مىلادىيە 2002 ـ يىلى ئۆكتەبىر.

## كىرىش سۆز

**ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.**

بارلىق ماختاش ۋە ھەمدۇسانالار ھېچ شېرىكى ۋە تەڭدىشى يوق، پۈتۈن ئالەملەرنىڭ ياراتقۇچىسى ۋە پەرۋىش قىلغۇچىسى پەرۋەردىگارىمىز اللە تائالاغا بولسۇن! بارلىق دۇرۇت ۋە سالاملار پۈتكۈل ئىنسانىيەتكە اللە تائالانىڭ رەھمەت ۋە خۇش بېشارەت قىلىپ ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ھۆرمەتلىكلىرىدىن بولغان اللە تەرىپىدىن كەلگەن ئاشۇ ھۆرمەتلىك پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ گۈزەل، مۇكەممەل خۇلۇقلىرىنى ئۆزىگە مۇجەسسەملەشتۈرگەن پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا، ئۇنىڭ ئائىلە تاۋىبىئاتلىرىغا ۋە پەيغەمبىرىمىزنىڭ اللە تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە چىن قەلبى بىلەن ئىشىنىپ ئۇنىڭ يەتكۈزگەن ۋەھيي، خەۋەرلىرىگە ئەمەل قىلىشتا ۋە ھۆكۈملەرنى ئىجرا قىلىشتا بارلىقىنى ئاتىغان ساھابەكىراملارغا ۋە ئۇلارغا تا قىيامەتكىچە ئەگەشكۈچىلەرگە بولسۇن! شۇنداقلا ھەممىمىزنى شۇ ئەگەشكۈچىلەردىن بولۇشقا اللە تائالا نېسىپ قىلسۇن! ئامىن!

ئەقىل بوستانلىرى اللە تائالانىڭ خالىشى بىلەن ئىمان بۇلاقلىرىدىن سۇ ئىچكەن، كۆڭۈللىرى ئىمان نۇرىدا يورىغان ھەرقانداق بىر بەندە ئىسلام دىنىنىڭ اللە تەرىپىدىن ئىنسانىيەتكە ئەۋەتىپ بېرىلگەن بىردىن - بىر ھەق دىن ئىكەنلىكىگە، پەيغەمبىرىمىزنىڭ ۋە ئۇنىڭدىن بۇرۇنمۇ اللە تائالا تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرگە ئوخشاش ئىنسانلار ئىچىدىن نەسەب ۋە ئەخلاق جەھەتتە تاللىنىپ ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر ئىكەنلىككە ئۇنىڭ ئېلىپ كەلگەن يولىنىڭ اللە تەرىپىدىن ئېلىپ كېلىنگەن ھەق يول، قۇرئان كەرىمنىڭ اللە تائالا تەرىپىدىن پۈتۈن ئىنسانىيەت دۇنياسىغا رەھمەت ۋە شەپقەت قىلىنىپ چۈشۈرۈلگەن نۇر ۋە ھۆججەت ئىكەنلىكىگە شەكسىز ئىشىنىدۇ. ئۇنىڭغا ئىشەنگەن، اللە تائالانىڭ ھۆكۈملىرىنىڭ ئورۇنداشقا ئۆز ئەمەلىيىتى بىلەن ئۆلگە بولغان، اللە تائالانىڭ ھۆكۈملىرىنى ماھىيىتى ۋە مەنىسى بويىچە چۈشەندۈرۈپ ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىشنى ئۆزىدىن باشلىغان پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىش ئىككى دۇنيالىق بەخت - سائادەتنى ئىزدىگۈچى بەندىلەر ئۈچۈن مۇقەددەس بىر بۇرچتۇر. ئۇ بولسىمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرىنى ئۆگىنىش ۋە ئۇنىڭ سۈننىتىگە ئەگىشىشتۇر.

ئۇنداقتا ھەدىس ۋە سۈننەتنى شەرىئەت نوقتىسى بويىچە قانداق چۈشىنىش كېرەك؟ بۇنىڭ جاۋابى شۇكى، اللە نىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرى، ھەرىكەتلىرى ۋە ئۇ سۈكۈت قىلغان ساھابىلارنىڭ ئىش - ھەرىكەتلىرى "ھەدىس ياكى سۈننەت" دەپ ئاتىلىدۇ.

"ھەدىس" قۇرئان كەرىمنىڭ ئىزاھاتى ۋە قوشۇمچىسىدۇر. ئۇ ئىسلام دىنىنىڭ ئەھكاملىرىنى چۈشەندۈرۈش ۋە قائىدە تۈزۈملىرىنى بەلگىلەشتە مۇھىم ئاساس بولۇپ، ئىسلام دىنىنىڭ بارلىق ھۆكۈملىرىنى تولۇقلاش ئاساسىدا كەلگەن، قۇرئاندىن قالسا ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان دەستۇردۇر.

دېمەك ئىسلام دىنىدا ھەدىس يۇقىرىقىدەك ئىمتىيازلىرىغا ئىگە بولغان ئىكەن، ئۇنى بىلگەنلەر بىلمىگەنلەرگە بىلدۈرۈش، ئوقۇغانلار تېخى ئوقۇمىغانلارغا ئوقۇش ئىمكانىيىتى يارىتىپ بېرىشتىن ئىبارەت مۇقەددەس مەسئۇلىيەتنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىش كېرەك. بۇ اللە يولىدا قىلىنغان خىزمەتلەرنىڭ ئىچىدىكى ئۇلۇغ خىزمەتلەردىن بولۇپ، بۇنىڭغا ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلغان تۆۋەندىكى ھەدىسى دەلىل بولالايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى اللە! مېنىڭ خەلىپىلىرىمگە رەھىم قىلغىن» دېدى. بىز: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! كىم سېنىڭ خەلىپىلىرىڭ؟ دەپ سورىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مېنىڭ خەلىپىلىرىم ھەدىسلىرىمنى رىۋايەت قىلىدىغان ۋە كىشىلەرگە ئۆگىتىدىغانلاردۇر» دېدى. [تەبرانىدىن]

يۇقىرىقى ھەدىسنىڭ روھى بويىچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خەلىپىلىرىدىن بولۇش ئۈچۈن بىزنىڭ مەزكۇر مۇبارەك ھەدىس كىتابى ”ياخشى كىشلەرنىڭ باغچىسى“ نى ئەرەبچىدىن ئۇيغۇرچىغا تەرجىمە قىلىپ ئۇيغۇر ۋە ئۇيغۇر تىلىدا سۆزلىشىدىغان قېرىنداشلىرىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا سۇندۇق. بىز مەزكۇر مەشھۇر ھەدىس كىتابىنى ئوقۇرمەنلىرىمىزگە سۇنۇشتىن ئىلگىرى، ئوقۇرمەنلىرىمىزنىڭ ھەدىسكە قارىتا ئومۇمىي ياكى قىسمەن جەھەتتە تونۇشقا ئىگە بولۇۋېلىشىغا ياردىمى بولسۇن ئۈچۈن ھەدىس ۋە ئۇنىڭغا ئالاقىدار بىلىملەر ھەققىدە قىسقىچە چۈشەنچە بەرمەكچىمىز.

### ھەدىسنىڭ قۇرئان كەرىمدىكى ئورنى

ۋەھيي نامازدا ئوقۇلىدىغان ۋە نامازدا ئوقۇلمايدىغان دەپ ئىككى تۈرگە بۆلىنىدۇ. نامازدا ئوقۇلىدىغان ۋەھيي بولسا، مۇقەددەس كىتاب قۇرئان كەرىم بولۇپ ئۇنى ئوقۇش ئىبادەت ھېسابلىنىدۇ. نامازدا ئوقۇلمايدىغان ۋەھيي بولسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزى ۋە ھەرىكىتى ئارقىلىق بايان قىلىنغان ۋەھيىدۇر. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئۇ) ئۆز نەپسى خاھىشى بويىچە سۆزلىمەيدۇ. پەقەت ئۇنىڭغا نازىل قىلىنغان ۋەھيىنىلا سۆزلەيدۇ﴾[1].

الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىشكە ۋە ئۇنىڭ سۈننىتىنى چىڭ تۇتۇشقا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى مۆمىنلەر!الله غا، پەيغەمبەرگە ۋە ئۆزەڭلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئەگەر سىلەر بىر شەيئىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساڭلار، بۇ توغرىدا الله غا ۋە پەيغەمبەرگە مۇراجىئەت قىلىڭلار، ئەگەر سىلەر الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە (ھەقىقىي) ئىشىنىدىغان بولساڭلار، بۇ (يەنى الله نىڭ كىتابىغا ۋە پەيغەمبىرىنىڭ سۈننىتىگە مۇراجىئەت قىلىش) سىلەر ئۈچۈن پايدىلىقتۇر، نەتىجە ئېتىبارى بىلەن گۈزەلدۇر﴾[2] ﴿ئۇنىڭ الله غا ۋە الله نىڭ سۆزلىرىگە ئىمان كەلتۈرىدىغان ئەلچىسى ئۈممى پەيغەمبەرگە ئىمان كەلتۈرۈڭلار، ھىدايەت تېپىشىڭلار ئۈچۈن ئۇنىڭغا ئەگىشىڭلار »﴾[3] ﴿پەيغەمبەر سىلەرگە بەرگەننى ئېلىڭلار، پەيغەمبەر چەكلىگەن نەرسىدىن چەكلىنىڭلار﴾[4].

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ مۇنداق دېگەن: « مەن سىلەرگە ئىككى نەرسىنى قالدۇردۇم. ئەگەر سىلەر ئۇ ئىككى نەرسىنى چىڭ تۇتساڭلار، ھەرگىزمۇ ئېزىپ كەتمەيسىلەر، ئۇ بولسىمۇ الله تائالانىڭ كىتابى ۋە مېنىڭ سۈننىتىمدۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا ھەرقانداق شارائىت ۋە ھەرقانداق ئىشلاردا قۇرئان بىلەن ھەدىسنىڭلا ھۆكمى تۇتۇلاتتى. چۈنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات بولغاچقا ھەرقانداق يېڭى بىر مەسىلىگە دۇچ كەلسە، ئۇنىڭ جاۋابى ئاسماندىن ۋەھيي ئارقىلىق چۈشەتتى.

### ھەدىسنىڭ دىنىي ھۆكۈملەردىكى رولى

ھەدىس قۇرئان كەرىمنىڭ ھۆكۈملىرىنى ئەمىلەشتۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە ئۇ ئۆز نۆۋىتىدە قۇرئاندىكى ئومۇمىيى بايانلارنى خاسلاشتۇرىدۇ. ئابستراكىت ئوقۇملار ۋە ئەھكاملارنى تەپسىلىلەشتۈرىدۇ. مەنىسى مۇئەييەن ئايەتلەرنىڭ ھۆكۈملىرىنى ئىجرا قىلىش يوللىرىنى كۆرسىتىپ بېرىپلا قالماي مەنىسى مۇئەييەن بولمىغان (مۇتەشابىھ) ئايەتلەرنىڭ ئەسلى مۇددىئاسىنى شەرھىلەيدۇ. الله تائالانىڭ بەندىلىرىگە قىلغان خىتابلىرىدىكى، بەرگەن ئاگاھلاندۇرۇشلىرىدىكى مۇددىئاسىنى بايان شەكلى ۋە ئەمەلىي ئورۇنلاش ئۇسلۇبى بىلەن چۈشىنىشلىك قىلىپ كۆرسىتىپ بېرىدۇ. مەسىلەن: قۇرئان كەرىمدە الله تائالا نامازنى پەرز قىلغانلىقىنى، ئۇنى ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ چوقۇم ئادا قىلىشى كېرەكلىكىنىلا

[1] سۈرە نەجم 3 ـــ 4 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە نىسا 59 ـ ئايەت.
[3] سۈرە ئەئراف 158 ـ ئايەت.
[4] سۈرە ھەشر 7 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

تەكىتلەپ ئۆتكەن بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ ھەدىسلىرىدە تەلەپ قىلىنغان نامازلارنىڭ ئوقۇلىدىغان ۋاقتى شەكلى ۋە رەكئەت سانلىرىغىچە ئۆزىنىڭ ئەمەلىيىتى ئارقىلىق تەپسىلى كۆرسىتىپ بەرگەن. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «سىلەر نامازنى مەن قانداق ئوقۇغان بولسام شۇنداق ئوقۇڭلار».

شۇنىڭدەك ھەدىس قۇرئان كەرىمدە ئېنىق تىلغا ئالىمىغان بەزى ئەھكاملارنىمۇ بايان قىلىپ بېرىدۇ. مەسىلەن ئايال كىشىنىڭ ئۆز تاغىلىرى بىلەن نىكاھلىنىشىنىڭ ھاراملىقى، ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن ئايالنىڭ ئېرىگە قانداق ماتەم تۇتۇشى ۋە ئۇنىڭدىن باشقىلار...

دېمەك يۇقىرىقى مەزمۇنلار ھەدىسنىڭ قۇرئان كەرىمدىكى مۇقەددەس ئورنىنى تەكىتلەيدۇ. شۇڭا ئەمەل قىلىشتا ھەدىسنى قۇرئاندىن ئايرىپ قاراشقا بولمايدۇ.

### ھەدىسلەرنىڭ توپلىنىش ۋە تارقىلىش جەريانلىرى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلارنىڭ بىرەر خاتالىقىنى كۆرگەن ۋە ئاڭلىغان ھامان ئۇنى تۈزۈتەتتى ۋە توغرىسىنى كۆرسىتىپ بېرەتتى. ساھابىلار ئۆزلىرى يولۇققان ئەھۋال ۋە ھادىسلەرنىڭ ھۆكمى ھەققىدە ھەتتا شەخسىي ھاياتىغا مۇناسىۋەتلىك ئىشلارنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سورايتتى. ھەتتا بەكرەك ئۇياتلىق سوئاللارنى بىۋاستە سورىيالمىسا ئارىغا ۋاستە قويۇش ئارقىلىق سورىغىزاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سورىغان سوئاللارنىڭ ئومۇمىيسىغا ئومۇمىيچە، خاسقا خاسچە، جاۋاب بېرەتتى. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرى ئۆز ئىچىگە ئېلىنغان مەزمۇنلار ئۆز ۋاقتىدىكى مۇسۇلمانلارنىڭ ھايتىدىكى بارلىق مەسىلىلەرگە جاۋاب بېرەلەيدىغان مۇقەددەس دەستۇر بولۇپلا قالماي تا ھازىرغىچە پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ ھايات مۇساپىسىدىكى تايىنىدىغان دەستۇرى ھەتتا باشقا دىندىكىلەرنىڭ ھەتتا ئىسلام دىنىنىڭ ئەشەددى دۈشمەنلىرىنىڭ ئىجتىمائىي تۇرمۇشىدا ھەل قىلالمىغان، چىقىش يولى تاپالمىغان قىيىن ئىشلىرىدا ھەقنىڭ مەجبۇرلىشى بىلەن قايتىدىغان دەستۇرى بولۇش شەرىپىگە ئىگە بولۇپ كەلمەكتە.

ساھابىلار ۋە ئۇلارغا ئەگەشكەنلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «كىمكى، مېنىڭ نامىمدىن يالغاننى توقۇغان بولسا، جايىنى جەھەننەمدە ھازىرلاپ قويسۇن» دېگەن ھەدىسىنىڭ روھىغا ئاساسەن ھەدىس رىۋايەت قىلغاندا يالغاننىڭ ئارىلىشىپ قېلىشىدىن قاتتىق ئېھتىيات قىلاتتى. ئۇلار ھەدىس رىۋايەت قىلغاندا بۇ مەسئۇلىيەتنى ناھايىتى سالماقلىق ۋە تەقۋادارلىق بىلەن ئۆز ئۈستىگە ئالاتتى. ھەتتا بىرەر مەنىداش سۆزدە ئىككىلىنىپ قالسا، ئۇنى ئەسكەرتىپ قوياتتى.

مۆمىنلەرنىڭ خەلىپىسى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دەۋرىدە ھەدىسنى كۆپ رىۋايەت قىلىشنى قەتئىي چەكلىگەن ئىدى. چۈنكى، ئۇ دەۋرىدە ھەدىسلەرنىڭ قۇرئاننىڭ ئايەتلىرى بىلەن ئارىلىشىپ كېتىشىن ساقلىنىش ئۈچۈن ھەدىسلەرنى كۆپ بايان قىلىش ۋە يېزىپ توپلاشتىن چەكلەشكە توغرا كەلگەن ئىدى. بۇ دەۋرىدە ھەدىسلەر پەقەت قاتتىق زۆرۈرىيەت ئاستىدا رىۋايەت قىلىناتتى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋاپات بولغاندىن كېيىن ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قۇرئاننى بىر نەچچە نۇسخا كۆپەيتتى. ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىزنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىگە كەلگەندە، ئۇ مەدىنىدىكى سەئىد ئىبنى مۇسەييىب (اللە ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) غا ھەدىس توپلاشنى بۇيرۇدى. شۇنىڭدىن ئېتىبارەن ھەدىس توپلاش خىزمەتلىرى ئۆلىمالار ئوتتۇرىسىدا كەڭ قانات يايدى. ھجرىيە 2 ـ ئەسىرنىڭ ئاخىرىغا كەلگەندە ھەدىسلەرنى بابلار بويىچە، رىۋايەت قىلغۇچىلارنىڭ دەرىجىسىنىڭ رەت تەرتىپى بويىچە ھەدىس توپلاشقا باشلىدى. ھەتتا يەنە بىر ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىغىچە نۇرغۇنلىغان ھەدىس توپلاملىرى مەيدانغا كەلدى.

بۇ جەرياندا ھەدىس توپلىغۇچىلار ھەدىس توپلاشتا مىسلى كۆرۈلمىگەن تىرىشچانلىقلارنى كۆرسەتتى. ھەتتا بىر ھەدىسنى رىۋايەت قىلغۇچىنىڭ ئۆز ئېغىزىدىن ئاڭلاش ئۈچۈن مىڭلارچە كىلومېتىر مۇساپىلەرنى باستى. ئۇ ئادەم بىلەن ئۇچرىشىش ئۈچۈن ئايلاپ كۈتتى. الله ئۇلارنىڭ قىلغان بۇ خىزمەتلىرىگە تۆگمەس ئەجىرلەر ئاتا قىلسۇن!

**ھەدىس رىۋايەت قىلغۇچىلارنىڭ سالاھىيىتى ۋە رىۋايەت قىلىش يوللىرى**

دىنىي ئالىملار ھەدىس ئاڭلىغۇچىلارنى "ھەدىسنى ئۈستىگە ئالغۇچى" دېگەن ناملار بىلەن ئاتايدۇ. بۇ ئادەم ھەدىس ئۇستازىدىن ھەدىس رىۋايەت قىلىش رۇخسىتىنى ئالىدۇ. كۆپ ساندىكى ئۆلىمالار گۆدەك بالىلارنىڭمۇ ھەدىس ئاڭلىسا بولىدىغانلىقىغا قوشىلىدۇ. لېكىن ئۇلار بالاغەتكە يەتمىگۈچە ھەدىسنى باشقىلارغا سۆزلەپ بەرسە بولمايدۇ، دەيدۇ.

ھەدىسنى رىۋايەت قىلىش ھوقۇقىغا ئېرىشكۈچىلەر تۆۋەندىكى تۆت شەرتنى ھازىرلىشى كېرەك.

1 ـ مۇسۇلمان بولۇش.

2 ـ بالاغەتكە يەتكەن بولۇش كېرەك.

3 ـ چوڭ ۋە بەزى يۇز ئابرۇيغا دەخلى يەتكۈزىدىغان كىچىك گۇناھلاردىن ساقلانغان، تەقۋادار دەپ قارالغان بولۇش.

4 ـ رىۋايەت قىلماقچى بولغان ھەدىسنى ئاڭلىغاندىن تارتىپ ئېسىدە چىڭ ساقلىغان بولۇش.

ھەدىس رىۋايەت قىلغاندا رىۋايەت قىلىشنىڭ ئۇسۇللىرى تۆۋەندىكىدەك بولىدۇ؛

1ئۇستاز ھەدىسنى يادقا سۆزلەپ بەرگەن ياكى كىتابتىن ئوقۇپ بەرگەندە ئۇستازدىن بىۋاستە ئاڭلاش.

2 ـ ئاڭلىغۇچى ئاڭلىغان ھەدىسنى ئۇستازىغا ئوقۇپ بەرسە، ئۇستاز ئۇنى تەستىقلىغاندا رىۋايەت قىلىشقا بولىدۇ.

3 ـ ئۇستاز ئوقۇغۇچىلىرىغا مەلۇم بىر ھەدىسنى رىۋايەت قىلىشقا رۇخسەت بېرىش.

4 ـ ئۇستاز ھەدىس توپلانغان كىتابنى ئوقۇغۇچىسىغا بېرىش ياكى ھاۋالە قىلىش.

5 ئۇستاز ئۆز قەلىمى ئارقىلىق قالدۇرغان كىتابى ياكى باشقىلارغا بۇيرۇپ يازدۇرغان كىتاب ياكى ھەدىسنى ئوقۇغۇچىسىغا بېرىش ئارقىلىق بولىدۇ...

**ھەدىس رىۋايەت قىلغۇچىلارنىڭ تارىخى ۋە ئىلمى نۇپۇزى**

ھەدىس رىۋايەت قىلغۇچىلارنىڭ تارىخى ۋە ئۇنىڭ كىم ئىكەنلىكى ئېنىق بولۇپ ھەدىس شۇناسلىق ئىلمىدىكى بىر مۇھىم تەرەپ بولۇپ بۇ ھەدىس رىۋايەت قىلغۇچىنىڭ قاچان، قەيەردە تۇغۇلغان، قەيەدەر قانداق ئىلىم ئالغان، قايسى جايلارغا سەپەر قىلغان، دېگەندەك تەرەپلەر ھەدىسلەرنىڭ چۈشەنچىلىرى ئىشەنچىلىك، توغرا ھەدىس ياكى ئىشەنچسىز ھەدىس ئىكەنلىكىنى بېكىتىشتە ناھايىتى مۇھىمدۇر.

رىۋايەت قىلغۇچىنىڭ رىۋايەت قىلىش سالاھىيىتى بولمىسا ياكى ئۇنىڭ تارىخىغا ۋە ھايىتىغا نەزەر سالغاندا ئۇنىڭ ھەدىسنى ھەقىقىي رىۋايەت قىلغانلىقىغا ياكى قىلىدىغانلىقىغا شەك پەيدا بولۇش ئېھتىمالى بولسا، بۇ خىل كىشىلەر رىۋايەت قىلغان ھەدىسلەرمۇ ئاجىز ھەدىس، دەپ ھېسابلىنىدۇ.

**ھەدىسلەرنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇشى توغرىسىدا**

الله تائالا قۇرئاندا بەزى ھۆكۈملەرنى بىر مەزگىل يولغا قويۇپ ئاندىن ئۇنى بىر ھېكمەتنىڭ سەۋەبىدىن ئەمەلدىن قالدۇرۇپ ئۇنىڭ ئورنىغا يېڭى ھۆكۈملەرنى يولغا قويىدۇ. ھەدىستىمۇ بۇنىڭدەك ئەھۋاللار بار. تۆۋەندىكى ھەدىس بۇنىڭ مىسالىدۇر:

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «سىلەرنى قەبرىنى زىيارەت قىلىشتىن چەكلىگەن ئىدىم، ئەمدى ئۇنى زىيارەت قىلساڭلار بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

### ھەدىسلەرنىڭ تۈرلىرى

"ھەدىس قۇدسىي" ۋە "ھەدىس" دەپ ئىككى چوڭ تۈرگە بۆلىنىدۇ: "ھەدىس قۇددۇسى" دېگىنىمىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەرۋەردىگارى الله نىڭ تىلىدىن رىۋايەت قىلغان ھەدىستۇر. بۇ خىل ھەدىسلەرنىڭ رىۋايەت قىلىنىش ئۇسۇللىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ پەرۋەردىگارىدىن رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ياكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، الله تائالا مۇنداق دېگەن... دېگەندەك سۆز ـ شەكىلدە بايان قىلىنىدۇ.

ئەمما "ھەدىس" بولسا "قوبۇل قىلىنىدىغان ھەدىس" ، "قوبۇل قىلىنمايدىغان ھەدىس" ۋە "مەۋقۇف ھەدىس" دەپ قاتارلىق تۈرلەرگە بۆلۈنىدۇ.

"قوبۇل قىلىنىدىغان ھەدىس" بولسا "سەھىھ" دەپ قارالغان مەلۇم بىر ھەدىسنى بۇ ھەدىسنىڭ ئەڭ دەسلەپ رىۋايەت قىلغۇچىدىن تارتىپ تاكى ھەدىسنى توپلىغان ۋە ياكى ھەدىسنى رىۋايەت قىلغۇچى بولغان ئادەملەرنىڭ ھەممىسى راستچىل، ئىشەنچىلىك، ئادىل ۋە تەقۋادار بولۇش شەرتىگە توشقان كىشىلەردىن ئېلىنغان ھەدىستۇر.

"قوبۇل قىلىنمايدىغان ھەدىس" لەر "ئاجىز ھەدىس" ۋە "يالغان ھەدىس" دەپ ئىككى تۈرگە بۆلۈنىدۇ. "ئاجىز ھەدىس" دېگىنىمىز يۇقىرىدا دېيىلگەن سەھىھ ھەدىسلەرنى ھازىرلاشقا تېگىشلىك شەرتلەردىن بىرەرى كەم بولغان يەنى ئارىلىقتىكى رىۋايەت قىلغۇچىلاردىن بىرەرىنىڭ راستچىل، ئىشەنچىلىك بولۇشى، ئادىللىقى ياكى تەقۋادارلىقىدا ۋە ياكى ئەستە تۇتۇۋېلىش قابىلىيىتىنىڭ ناھايىتى كۈچلۈك ئىكەنلىكىدە شەك بولغان ھەدىسلەردۇر.

"يالغان ھەدىس" بولسا دىن دۈشمەنلىرىنىڭ دىنىمىزغا زىيانكەشلىك قىلىشى ئۈچۈن، ئويدۇرۇپ چىقارغان ھەدىسلىرى ۋە ئۆزى دىندار بولغان ئادەملەرنىڭ كىشىلەرنى بىرەر ياخشى ئىشقا رىغبەتلەندۈرۈش ئۈچۈن توقۇپ چىققان ھەدىسلىرىدۇر. بۇ ھەدىسلەرنى قەتئىي قوبۇل قىلىشقا بولمايدۇ.

"مەۋقۇف (توختاپ قالغان) ھەدىس" لەر دېگىنىمىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمى تىلغا ئېلىنماي پەقەت ساھابىلاردىنلا رىۋايەت قىلىنغان ھەدىسلەردۇر. ئەگەر ئۇنى ھازىرلىغان شەرتلەر توغرا ھەدىسلەرنىڭ شەرتلىرىگە توشسا بۇ ھەدىسلەرگە توغرا ھەدىسلەرگە قىلىنغان مۇئامىلە قىلىنىدۇ.

ئۆلىمالار: ھەدىس كىتابلىرىنىڭ ئىچىدە ئەڭ ئىشەنچىلىك ھەدىس "بىرلىككە كەلگەن ھەدىس" (بۇخارى ۋە مۇسلىمدىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىس). ئۇنىڭدىن قالسا بۇخارىدىن، ئۇنىڭدىن قالسا مۇسلىمدىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىسلەردۇر، دەيدۇ. شۇنداقلا ئىسلام دۇنياسىدا ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ ھەدىس كىتابىدىن سىرت ئەبۇداۋۇد، تىرمىزى، نەسەئى ۋە ئىبنى ماجە قاتارلىق ئالتە كىتابقا "ئالتە ئىشەنچىلىك ھەدىس كىتابى" دەپ نام بەرگەن. قولىڭىزدىكى بۇ كىتابمۇ ئاساسەن مۇشۇ ئالتە كىتابتىن تاللانغاندۇر.

ھەدىس رىۋايەت قىلغۇچىلارنىڭ كەينىگە قوشۇلغان "رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ" دېگەن سۆزىمىز ساھابىلارغا قارىتا ئاتىغان خاس ئاتالغۇ بولۇپ "الله ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن!" دېگەن مەنىدىدۇر. يەنە كۆپلىگەن رىۋايەتچىلەرنىڭ ئارقىغا ئېلىنغان "رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما" دېگىنى رىۋايەت قىلغۇچىنىڭ ئاتىسى ياكى بالىسى ساھابە بولسا "الله ئۇ ئىككىسىدىن رازى بولسۇن!" دەپ ئاتاشقا ئادەتلەنگەنلىكى ئۈچۈندۇر.

ھۆرمەتلىك ئوقۇرمەنلەر! قولىڭىزدىكى بۇ كىتاب مەركۇر كىتابنىڭ تەرجىمە قىلىنغاندىن كېيىنكى ئىككىنچى قېتىملىق نەشرى بولۇپ؛ بىرىنچى قېتىملىق نەشرى كىتابخانلارنىڭ يۇكسەك دەرىجىدە قوللاپ ـ

قۇۋۋەتلىشىگە ئېرىشكەن بولسىمۇ، ۋاقىت، شارائىت ۋە ئىمكانىيەتنىڭ يېتەرسىزلىك سەۋەبىدىن بىرىنچى باسمىسىدا نەشرىيات تەرىپىدىن چۈشۈپ قالغان مۇندەرىجە، تەقرىز ۋە تەرجىمىدە كۆرۈلگەن قىسمەن خاتالىقلار، ئىپادىلەش جەھەتتىكى مۇجمەللىك، خەت شەكىللىرىنىڭ ئۆزگۈرۈپ كېتىشى ۋە كىتابخانىلارنىڭ پىكىر تەكلىپلىرىنى نەزەردە تۇتۇپ، بۇ قېتىم قايتىدىن ئەستايىدىل كۆرۈپ چىقىلدى. شۇڭلاشقا ئوقۇرمەنلەردىن ئەپۇ سوراش بىلەن بىرگە قولىڭىزدىكى بىر قەدەر مۇكەممەللەشكەن بۇ نۇسخىسىنى ئەرەبچە بىلىدىغانلارنىڭ سىلىشتۇرۇپ ئوقۇشىغا قولايلىق يارىتىشنى ئېتىبارغا ئالغان ئاساستا ئەرەبچە تېكىستىنى كىرىشتۈرۈپ نەشرگە تەييارلىدۇق.

الله ھەممىمىزنى مۇۋەپپەقىيەتكە ئېرىشتۈرگەي! شۇنداقلا بۇ ساھەدىكى خىزمەتلىرىمىزنىڭ تېخىمۇ مەنپەئەتلىك بولۇشى ئۈچۈن تەنقىدى پىكىر ۋە تەۋسىيەلەرنىڭ بېرىلىشىنى سەمىمى ئۈمىد قىلىمىز.

ئۇيغۇر تەرجىمە مەركىزى
ھىجرىيە 1425 ـ يىلى، زۇلھەججە
مىلادىيە 2005 ـ يىلى، يانۋار

Email: webmaster@munber.org
Uygurtm@yahoo.com
www.munber.org

## مۇئەللىپنىڭ قىسقىچە تەرجىمھالى

مۇئەللىپنىڭ تولۇق ئىسمى يەھيا ئىبنى شەرەف ئىبنى ئەبۇزەكەريا نەۋەۋىي بولۇپ، ئىمام نەۋەۋىي دېگەن نام بىلەن تونۇلۇپ كەلمەكتە. ئۇ ھىجرىيەنىڭ 631 - يىلى سۈرىيەدىكى بۇسرا شەھرىنىڭ نەۋا دېگەن يېزىسىدا دۇنياغا كەلگەن. ئۇ كىچىك چاغلىرىدا ئۇنىڭدا يېتىلىۋاتقان زېرەكلىك، ھۇشيارلىق ۋە كىچىك باللاردا ئاز ئۇچرايدىغان ئەقىل - ئىدراك، ساغلام مىجەز - خاراكتېرنى كۆرۈپ يەتكەن ئاتىسى، ئۇنى ئۆز تەربىيىسى ئاستىدا كۆڭۈل قويۇپ تەربىيىلەپلا قالماستىن، ئۇنى كىچىكىدىن باشلاپلا ئىلىم ئىگەللەشكە رىغبەتلەندۈرگەن.

ياسىن ئىبنى يۇسۇف ئەلمەراكەشى ئىمام نەۋەۋىي ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: « مەن ئىمام نەۋەۋى ئەمدىلا 10 ياشقا كىرگەندە، كىچىك باللارنىڭ ئۇنى ئۆزلىرى بىلەن ئويناشقا زورلىۋاتقانلىقىنى، ئۇنىڭ باللار بىلەن ئويناشتىن قېچىپ يىغلاۋاتقانلىقىنى ۋە شۇ ھالەتتە قۇرئان ئوقۇۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ كۆڭلۈمدە ئۇنىڭغا قارىتا مۇھەببەت پەيدا بولدى. ئاتىسى ئۇنى دۇكانغا قاراشقا قويۇپ قويغاندا ئۇ سودا - سېتىققا كۆڭۈل بۆلۈشتىن كۆپرەك قۇرئان ئوقۇشقا كۆڭۈل بۆلەتتى. مەن ئۇنىڭ ئۇستازىنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئۇ بالا كەلگۈسىدە زامانداشلىرى ئىچىدە ئەڭ بىلىملىك، ئەڭ تەقۋادار ۋە كىشىلەرگە ئەڭ مەنپەئەتلىك ئادەم بولىدىغاندەك تۇرىدۇ، دېگەن ئىدىم. ئۇستازى ماڭا: سەن مۇنەججىممۇ؟ دېدى. مەن: ياق لېكىن الله مېنىڭ كۆڭلۈمگە شۇنداق ھېس قىلدۇردى، دېدىم. ئۇستازى بۇ سۆزلىرىمنى ئۇنىڭغا ئاتىسىغا يەتكۈزدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ ئاتىسى ئۇنىڭ قۇرئاننى تولۇق يادقا ئېلىشىغا ناھايىتى كۆڭۈل بۆلدى ».

ئۇنىڭ ئۆز يۇرتى ئۇنىڭ ئىلىمغا بولغان تەشنالىقىنى قاندۇرالمىغانلىقى ئۈچۈن، ھىجرىيەنىڭ 649 - يىلى ئاتىسى ئۇنى دەمەشىق شەھرىگە ئېلىپ كەلدى. ئەينى ۋاقىتتا دەمەشىق شەھرى ئۆلىمالارنىڭ، دانالارنىڭ ۋە ئىلىم ئۆگەنگۈچىلەرنىڭ ئىلىم بۆشىكى ئىدى. ئەينى ۋاقىتتا دەمەشىقتە ھەرخىل پەنلەردىن دەرس بېرىلىدىغان 300 دىن ئارتۇق مەكتەپ بار ئىدى.

ئۇ دەمەشىققە كەلگەندىن باشلاپ ئابدۇلكافىي ئىبنى ئابدۇلمەلىك رەبئىي ۋە ئابدۇراھمان ئىبنى ئىبراھىم قاتارلىق كاتتا ئالىملاردىن دەرس ئالدى. كېيىن ئۇ ئۇستازى ئابدۇراھمان ئىبنى ئىبراھىمنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە فىقھشۇناس ئالىم ئىسھاق ئىبنى ئەھمەد مەغرىبىنىڭ راۋاھىيە مەكتىپىگە كېلىپ ئوقۇدى. ئۇ بۇ مەكتەپكە كېلىپ ئوقۇغان ئىككى يىلغا يېقىن قىسقىغىنا مۇددەت ئىچىدە ئەستە قالدۇرۇش ئىقتىدارىنىڭ كۈچلۈكلىكى، مەسىلىلەرنى ئەتراپلىق ۋە چوڭقۇر چۈشىنىشى، ئىلىمغا بولغان قاتتىق ھېرىسمەنلىكى بىلەن ئۇستازىنى ھەيران قالدۇردى. ئۇستازى ئۇنى ناھايىتى ياخشى كۆرگەنلىكى ۋە قايىل بولغانلىقتىن ئۇنى ئۆزىنىڭ ئورنىغا نۇرغۇن جامائەتلەردىن تەركىب تاپقان دەرس ھەلقىلىرىگە دەرس بېرىشكە تەيىنلىدى.

ئىمام نەۋەۋىي راۋاھىيە مەكتىۋىدىكى دەرسكىلا قاراپ قالماستىن ئەتراپتىكى باشقا مەكتەپلەرگىمۇ بېرىپ دەرس ئوقۇيتتى. ئۇ كۈنىگە 11 پەننى ئايرىم - ئايرىم ئۇستازلاردىن ئوقۇيتتى. ئۇ ناھايىتى ئاز ئۇخلايتتى ئەگەر ئۇيقۇسى كېلىپ قالسا، كىتابلىرىغا يۆلىنىپ ئازغىنا ئۇخلايتتى. ئۇ ئۆز زامانىسىدا فىقھشۇناسلىق، ھەدىسشۇناسلىق، ئەقىدىشۇناسلىق، ئەرەب تىلشۇناسلىق ئىلىملىرىدە ۋە باشقا

ھەرخىل پەنلەردە ئىلمدا توشقان شۇ زاماندىكى 20 دىن ئارتۇق ئاتاقلىق ئۆلىمالاردىن ئىلىم تەھسىل قىلغان.

ئىمام نەۋەۋىي ھىجرىيەنىڭ 665 - يىلى ئۇستازى ئەبۇشامە ۋاپات بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭ ئورنىدا "دارۇلھەدىس ئەشرەفىيە" مەكتىپىدە تاكى ۋاپات بولغانغا قەدەر مۇدەررىسلىك بىلەن شۇغۇللانغان. ئۇ بۇ مەكتەپتە نۇرغۇن ئىلىم ئىگىلىرىنى ھەرخىل ئىلىم ساھەسىدە يېتىشتۈرۈپ چىقتى. ئۇ ئۆزىنىڭ مەشغۇلىيەت ۋاقتىنى جەدۋەللەشتۈرۈپ دەرس ئوقۇش، كىتاب كۆرۈش، ئۇستازلاردىن مەسىلە سوراش بىلەن ئالدىراش ئۆتكۈزەتتى. ئۇ ئىلىم بىلەن شۇغۇللىنىشتا تۆۋەندىكى بىر قانچە نوقتىنى ئۆزىگە ئۆلچەم قىلغان ئىدى.

❶ ئىلىم بىلەن شۇغۇللانغۇچى شۇ ئىلىم بىلەن مال - دۇنياغا، ھوقۇققا، شۆھرەتكە ۋە ياكى يۈز ئابرۇيغا ئېرىششنى مەقسەت قىلماستىن پەقەت الله تائالانىڭ رازىلىقىنى كۆزلىشى كېرەك.

❷ ئىسلام شەرىئىتىدە يولغا قويۇلغان ياخشى ۋە گۈزەل ئەخلاقلارنى ئۆزلەشتۈرۈپ، سېخى ۋە مەرت بولۇشى خۇش چىراي، مېھرىبان، سەۋرچان، تەقۋادار ۋە كەمتەر بولۇشى. دەرس ئۆتكەندە قىزىقارلىق قىلىپ ئۆتۈشى. شەرىئەتتە يولغا قويۇلغان بارلىق ئەدەب - ئەخلاقلارنى ئۆزىگە ئۆزلەشتۈرۈشى كېرەك.

❸ ھەسەت قىلىشتىن رىيا قىلىشتىن ۋە كىشىلەرنى كەمسىتىشتىن قەتئىي يىراق بولۇش كېرەك.

❹ الله تائالانى يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا ھالدا داۋاملىق ئەسلەپ تۇرۇشى، قۇرئان ئوقۇشقا، زىكىر ئېيتىشقا، دۇئا قىلىشقا، نەپلە ناماز ئوقۇشقا، نەپلە روزا تۇتۇشقا ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نەپلە ئىبادەتلەرنى داۋاملىق قىلىشقا ئەھمىيەت بېرىشى، ھەممە ئىشتا الله تائالادىن ياردەم سورىشى، الله تائالاغا تايىنىشى ۋە ھەممە ئىشنى الله تائالاغا تاپشۇرۇشى كېرەك.

❺ ئوقۇ - ئوقۇتۇش، ئىزدىنىش، تەتقىقات ئېلىپ بېرىش، باھالاش، سالاھىيىتى توشسا كىتاب يېزىش قاتارلىق ئىشلار بىلەن بوشاشماي شۇغۇللىنىشى كېرەك.

❻ ئوقۇغۇچىلىرىنى ھەرۋاقىت ئىلىم بىلەن شۇغۇللىنىشقا، يادقا ئېلىشقا تېگىشلىك ماددىلارنى يادقا ئېلىشقا رىغبەتلەندۈرۈشى، ئۇلارغا ئەھمىيەتلىك سوئاللارنى قويۇش ئارقىلىق ئۇلارنىڭ زېھنىنى ئېچىشى، باشقىلارنىڭ ئىلىم ئىگەللەشكە بولغان ھېرىسمەنلىكىنى تېخىمۇ يۇقىرى كۆتۈرۈش ئۈچۈن تىرىشچان ئوقۇغۇچىنىڭ ياخشى تەرىپىنى قىلىپ رىغبەتلەندۈرۈپ تۇرۇشى كېرەك.

❼ ئۆزىنىڭ ئوقۇغۇچىلىرىنىڭ ئۆزىدە ئوقۇش جەريانىدا باشقا ئالىملاردىنمۇ دەرس ئالسا، بۇنىڭغا خاپا بولماسلىق كېرەك. ئەگەر ئۇنداق قىلمىغاندا ئۇنىڭ ئىلىم ئۆگىتىشتىكى مەقسىتىنىڭ الله رازىلىقى ئۈچۈنلا ئەمەسلىكى ئاشكارىلىنىدۇ.

ئىمام نەۋەۋىي ناھايىتى تەقۋادار ئالىم بولۇپ ئۇ ھەمىشە الله تائالادىن قورقۇش تۇيغۇسى ئىچىدە ياشايتتى. كىچىكىدىن تارتىپلا ئويۇن - تاماشالارغا بېرىلمەيتتى. بوش ۋاقىتلىرىنى قۇرئان ئوقۇش، الله تائالاغا يېقىنلاشتۇرىدىغان ياخشى ئەمەللەر بىلەن ئۆتكۈزەتتى ئۇ تۇرمۇشتا تولىمۇ ئاددىي - ساددا ۋە قانائەتچان ئىدى. ئۇ ھەقىقەتەن ۋايىغا يەتكەن پەرزكار ئىدى.

ئەلائۇددىن ئىبنى ئەتتار مۇنداق دەيدۇ: «ئىمام نەۋەۋىي دەمەشىق شەھرىنىڭ مېۋىلىرىدىن يېمەيتتى. مەن ئۇنىڭدىن بۇ ھەقتە سورىسام، ئۇ: دەمەشىقتە ۋەقپە قىلىنغان جايلار كۆپ، بىلمەي ئۇ جايدىن كەلتۈرۈلگەن مېۋىلەردىن يەپ قېلىشنى كۆڭلۈم كۆتۈرمەيدۇ، دەپ جاۋاب بەرگەن ئىدى».

شۇ دەۋرىدىن تا ھازىرغىچە ئۆلىمالار ئىمام نەۋەۋىينى ئېسىل خىسلەتلەر بىلەن تەرىپلەپ كەلمەكتە. ئەبۇئاببىاس ئىبنى فەرھ بۇ خىسلەتلەرنى خۇلاسىلاپ مۇنداق دەيدۇ: «ئىمام نەۋەۋىينىڭ ئېسىل خىسلەتلىرى ئۈچ باسقۇچقا بۆلىنىدۇ. بىرىنچى، ئىلىم ئۆگىنىش ۋە ئىلىمنىڭ ۋەزىپىلىرىنى تولۇق ئادا قىلىش. ئىككىنچى، دۇنيا ۋە ئۇنىڭ تۇرلۇك نازۇ نېمەتلىرىگە بېرىلىپ كەتمەسلىك. ئۈچىنچى، ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسۇش».

ئۇ دەمەشقتە 28 يىل ئەتراپىدا تۇرغاندىن كېيىن ئۆز يۇرتى نەۋاغا قايتىپ كەلدى. ئۇ، ئۇيەردە ئۇزاق ئۆتمەي كېسەل بولۇپ يېتىپ قالدى ۋە شۇ كېسەلدە ھىجرىيەنىڭ 676 - يىلى رەجەب ئېيىنىڭ 24 - كۈنى ئالەمدىن ئۆتتى. ھەم شۇ يەرگە دەپنە قىلىندى. ئۇنىڭ ئۆلۈم خەۋىرى دەمەشققە يېتىپ بارغاندا پۈتۈن دەمەشق خەلقى قاتتىق قايغۇ - ئەلەمگە چۆمدى. الله تائالا ئۇنىڭغا جەننەتلىرىدە ۋەسىنى ئاتا قىلسۇن!!!

## 1 ـ باب

### ئىخلاس، ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن سۆز ـ ھەرىكەتلەرنىڭ ھەممىسىدە نىيەتنىڭ پاك بولۇشى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَا أُمِرُوا إِلاَّ لِيَعْبُدُوا اللَّهَ مُخْلِصِينَ لَهُ الدِّينَ حُنَفَاءَ وَيُقِيمُوا الصَّلاَةَ وَيُؤْتُوا الزَّكَاةَ وَذَلِكَ دِينُ الْقَيِّمَةِ﴾ ﴿ئۇلار پەقەت ئىبادەتنى الله غا خالىس قىلغان، ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغان ھالدا (يالغۇز) الله غىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇلدى. نامازنى ئادا قىلىشقا، زاكاتنى بېرىشكە (بۇيرۇلدى)، ئەنە شۇلار (يەنى ئىبادەت، ئىخلاس، ناماز، زاكاتلار) توغرا دىندۇر﴾[1] ﴿لَنْ يَنَالَ اللَّهَ لُحُومُهَا وَلا دِمَاؤُهَا وَلَكِنْ يَنَالُهُ التَّقْوَى مِنْكُمْ﴾ ﴿الله غا ئۇلارنىڭ گۆشلىرى ۋە قانلىرى يېتىپ بارمايدۇ، الله غا يېتىدىغىنى پەقەت سىلەرنىڭ تەقۋادارلىقىڭلاردۇر﴾[2] ﴿قُلْ إِنْ تُخْفُوا مَا فِي صُدُورِكُمْ أَوْ تُبْدُوهُ يَعْلَمْهُ اللَّهُ﴾ ﴿ئېيتقىنكى دىلىڭلاردىكىنى مەيلى يوشۇرۇڭلار، مەيلى ئاشكارىلاڭلار، الله ئۇنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾[3].

1/1 ـ وعَنْ أَميرِ الْمُؤْمِنِينَ أَبي حفْصٍ عُمرَ بنِ الْخَطَّابِ بْنِ نُفَيْلِ بْنِ عَبْدِ الْعُزَّى بن رياح بْنِ عبدِ اللَّهِ بْنِ قُرْطِ بْنِ رزاح بْنِ عَدِيِّ بْنِ كَعْبِ بْنِ لُؤَيِّ بن غالِبِ الْقُرَشِيِّ العدويِّ. رضي الله عنه، قال: سمعْتُ رسُولَ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «إنَّما الأعمالُ بالنِّيَّات، وإِنَّمَا لِكُلِّ امرِئٍ مَا نَوَى، فمنْ كانَتْ هجْرَتُهُ إِلَى الله ورَسُولِهِ فهجرتُه إلى الله ورسُولِهِ، ومنْ كاَنْت هجْرَتُه لدُنْيَا يُصيبُها، أَو امرَأَةٍ يَنْكحُها فهْجْرَتُهُ إلى ما هَاجَرَ إليْهِ» متَّفَقٌ على صحَّتِه.

**1/1** ـ مۆمىنلەرنىڭ خەلىپىسى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «بارلىق ئەمەللەر پەقەت نىيەتكە باغلىقتۇر. ھەر قانداق ئىنسان پەقەت نىيەت قىلغان نەرسىسىگە ئېرىشىدۇ. كىمكى الله ۋە الله نىڭ پەيغەمبىرىنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ھىجرەت[4] قىلغان بولسا، ئۇنىڭ ھىجرىتى الله نىڭ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن بولغان بولىدۇ. كىمكى بۇ دۇنيادا پۇل ـ مالغا ئېرىشىش ياكى بىرەر خوتۇن ئېلىش ئۈچۈن ھىجرەت قىلغان بولسا، ئۇنىڭ ھىجرىتى نىيەت قىلغان نەرسىسى ئۈچۈن بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

2/2 ـ وَعَنْ أُمِّ الْمُؤْمِنِينَ أُمِّ عَبْدِ اللَّهِ عَائشَةَ رَضيَ الله عنها قالت: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَغْزُوجَيْشٌ الْكَعْبَةَ فَإِذَا كَانُوا بِبيْداءَ مِنَ الأَرْضِ يُخْسَفُ بأَوَّلِهِم وَآخِرِهِمْ». قَالَتْ: قُلْتُ يَا رَسُولَ اللَّهِ، كَيْفَ يُخْسَفُ بَأَوَّلِهِم وَآخِرِهِمْ وَفِيهِمْ أَسْوَاقُهُمْ وَمَنْ لَيْسَ مِنهُمْ؟ قَالَ: «يُخْسَفُ بِأَوَّلِهِم وَآخِرِهِمْ، ثُمَّ يُبْعَثُون عَلَى نِيَّاتِهِمْ» مُتَّفَقٌ عَلَيْهِ: هذا لَفْظُ الْبُخَارِيِّ.

---

[1] سۈرە بەييىنە 5 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ھەج 37 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئال ئىمران 29 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] ھىجرەتنىڭ مەنىسى يۆتكىلىش ياكى كۆچۈش بولۇپ ئۇ ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ: بىرىنچىسى، كاپىر يۇرتىدىن ئىسلام يۇرتىغا كۆچۈش. ئىككىنچىسى، گۇناھ ئىشتىن ياخشى ئىشقا يۆتكىلىش. ئۈچىنچىسى، گۇناھىغا پەرۋا قىلمايدىغان يامان كىشىلەردىن قېچىش.

2/2 ـ مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىر قوشۇن كەبىگە قارشى ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن چىقىپ، بىر تۈزلەڭلىككە كەلگەندە ئۇ قوشۇننىڭ ھەممىسىنى يەر يۇتىۋېتىدۇ» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! قانداقلارچە ئۇلارنىڭ باش ـ ئاخىرىغىچە ھەممىنى يۇتىۋېتىدۇ . ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئۇلارنىڭ قاتارىدىن بولمىغان كىشىلەرمۇ بار، جەڭگە قاتناشمايدىغان سودىگەرلەرمۇ بار تۇرسا، دەپ سورىغىنىمدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى يۇتىۋېتىدۇ، كېيىن ئۇلارنىڭ نىيىتىگە قاراپ تىرىلدۈرىدۇ (يەنى ھېساب ئالىدۇ)» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

3/3 ـ وعَنْ عَائِشَةَ رَضِيَ الله عنْهَا قَالَت قالَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا هِجْرَةَ بَعْدَ الْفَتْحِ، وَلَكنْ جِهَادٌ وَنِيَّةٌ، وَإِذَا اسْتُنْفرِتُمْ فانْفِرُوا» مُتَّفَقٌ عَلَيْهِ. وَمَعْنَاهُ: لا هِجْرَةَ مِنْ مَكَّةَ لأَنَّهَا صَارَتْ دَارَ إِسْلامٍ.

3/3 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنهادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەككە پەتھى بولغاندىن كېيىن ھىجرەت قىلىش يوق[1]. لېكىن جىھاد ۋە نىيەت باردۇر[2]. ئەگەر سىلەر ئۇرۇشقا ئومۇمىيۈزلۈك چىقىشقا چاقىرىلساڭلار، چوقۇم ئومۇمىيۈزلۈك چىقىڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

4/4 ـ وعَنْ أَبي عَبْدِ اللَّهِ جابِرِ بْنِ عَبْدِ اللَّهِ الأَنْصَارِيِّ رضِيَ الله عنْهُمَا قَالَ: كُنَّا مَع النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في غَزَاة فَقَالَ: «إِنَّ بِالْمَدِينَةِ لَرِجَالاً مَا سِرْتُمْ مَسِيراً، وَلاَ قَطَعْتُمْ وَادِياً إِلاَّ كانُوا مَعكم حَبَسَهُمُ الْمَرَضُ» وَفِي روايَةِ: «إِلاَّ شَرَكُوكُمْ في الأَجْرِ» رَوَاهُ مُسْلِمٌ.

4/4 ـ ئەبۇئابدۇللاھ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ ئەنسارىي رەزىيەللاھۇ ئەنهۇما مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىر غازاتتا بىللە ئىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «كېسەل سەۋەبىدىن شەك ـ شۈبھىسىزكى، مەدىنىدە قېلىپ قالغان نۇرغۇن كىشىلەر بار، سىلەر قەيەرگە ماڭساڭلار، ھەر قانداق جىلغىلارنى كېسىپ ئۆتسەڭلار، ئۇلار سىلەر بىلەن بىللە بولغاندەك ھېسابلىنىدۇ»يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئۇلار ئەجىردە سىلەر بىلەن ئورتاقتۇر» [مۇسلىمدىن].

ورواهُ البُخَارِيُّ عَنْ أَنَسٍ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ قَالَ: رَجَعْنَا مِنْ غَزْوَةِ تَبُوكَ مَعَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقَالَ: «إِنَّ أَقْوَاماً خلْفَنَا بالمدِينةِ مَا سَلَكْنَا شِعْباً وَلاَ وَادِياً إِلاَّ وَهُمْ مَعَنَا، حَبَسَهُمْ الْعُذْرُ».

ئىمام بۇخارى بۇ ھەدىسنى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: بىز تەبۇك غازىتىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە قايتتۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، نۇرغۇن كىشىلەر كەينىمىزدە مەدىنىدە قالدى. مەيلى بىز جىلغىلاردىن، مەيلى چىغىر يوللاردىن ماڭايلى، ئۇلار بىز بىلەن بىللە، ئۇلار پەقەت ئۆزرە سەۋەبىدىن ئۇرۇشقا چىقالمىدى».

5/5 ـ وَعَنْ أَبي يَزِيدَ مَعْنِ بْن يَزِيدَ بْنِ الأَخْنسِ رضي الله عَنْهمْ، وَهُوَ وَأَبُوهُ وَجَدّهُ صَحَابِيُّونَ، قَال: كَانَ أَبي يَزِيدُ أَخْرَجَ دَنَانِيرَ يَتصَدَّقُ بِهَا فَوَضَعَهَا عِنْدَ رَجُلٍ في الْمَسْجِدِ فَجِئْتُ فَأَخَذْتُهَا فَأَتيْتُهُ بِهَا. فَقَالَ: وَاللَّهِ مَا

---

[1] الله نىڭ دىنىنى ئۈستۈنلۈككە ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن جىھاد قىلىشقا نىيەت قىلىش.

[2] بۇ ھەدىسنىڭ مەنىسى: مەككىدىن ھىجرەت قىلىپ چىقىش يوق، چۈنكى مەككە ئىسلام بۆشۈكىگە ئايلاندى دېگەنلىكتۇر.

إِيَّاكَ أَرَدْتُ، فَخَاصمْتُهُ إِلَى رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقَالَ: «لَكَ مَا نويْتَ يَا يَزِيدُ، وَلَكَ مَا أَخذْتَ يَا مَعْنُ» رواه البخاريُّ.

5/5 ـ مەئىن ئىبنى يەزىد ئىبنى ئەخنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئاتام يەزىد سەدىقە قىلىش ئۈچۈن مەسچىتتىكى بىر كىشىگە دىنارلارنى قويۇپ قويۇپتۇ. مەن مەسچىتكە كېلىپ ئۇنى ئالدىم. ئاندىن ئاتامنىڭ قېشىغا كەلدىم، ئاتام: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مەن بۇ دىنارلارنى ساڭا بېرىشنى نىيەت قىلمىغان ئىدىم دېدى. بىز تالاش ـ تارتىش قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى يەزىد! سېنىڭ نىيەت قىلغىنىڭنىڭ ئەجرى ساڭا تېگىشلىك بولدى. ئى مەئن سېنىڭ ئالغىنىڭ ساڭا تېگىشلىك بولدى» دېدى. [بۇخارىدىن]

6/6 ـ وَعَنْ أَبِي إِسْحَاقَ سعْدِ بْنِ أَبِي وَقَّاصٍ مَالك بن أُهَيْبِ بْنِ عَبْدِ مَنَافِ بْنِ زُهرةَ بْنِ كِلابِ بْنِ مُرَّةَ بْنِ كعْبِ بنِ لُؤَىٍّ الْقُرشِيِّ الزُّهَرِيِّ رضِي اللَّهُ عَنْهُ، أَحدِ الْعَشرةِ الْمَشْهودِ لَهمْ بِالْجَنَّة، رضِي اللَّهُ عَنْهُم قال: «جَاءَنِي رسولُ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَعُودُنِي عَامَ حَجَّةِ الْوَداعِ مِنْ وَجعٍ اشْتَدَّ بِي فَقُلْتُ: يا رسُول اللَّهِ إِنِّي قَدْ بلغَ بِي مِن الْوجعِ مَا تَرى، وَأَنَا ذُو مَالٍ وَلاَ يَرِثُنِي إِلاَّ ابْنَةٌ لِي، أَفأَتَصَدَّق بثُلُثَيْ مالِي؟ قَالَ: لا، قُلْتُ: فالشَّطْرُ يَارسُولَ الله؟ فقالَ: لا، قُلْتُ فالثُّلُثُ يا رسول اللَّه؟ قال: الثُّلثُ والثُّلُثُ كثِيرٌ ـ أَوْ كَبِيرٌ ـ إِنَّكَ إِنْ تَذرَ وَرثتك أَغنِياءَ خَيْرٌ مِن أَنْ تذرهُمْ عالَةً يتَكفَّفُونَ النَّاس، وَإِنَّكَ لَنْ تُنفِق نَفَقةً تبْتغِي بِهَا وجْهَ الله إِلاَّ أُجِرْتَ عَلَيْهَا حَتَّى ما تَجْعلُ في امْرَأَتكَ قَالَ: فَقلْت: يَا رَسُولَ الله أُخَلَّفُ بَعْدَ أَصْحَابِي؟ قَال: إِنَّك لن تُخَلَّفَ فتعْمَل عَمَلاً تَبْتَغِي بِهِ وَجْهَ الله إِلاَّ ازْددْتَ بِهِ دَرجةً ورفعةً ولعَلَّك أَنْ تُخلَّف حَتَّى ينْتفعَ بِكَ أَقوامٌ وَيُضَرَّ بِك آخرُونَ. اللَّهُمَّ أَمْضِ لِأَصْحابي هجْرتَهُم، وَلاَ تَرُدَّهُمْ عَلَى أَعْقَابِهِم، لَكن الْبائسُ سعْدُ بْنُ خوْلَةَ» يرْثى لَهُ رسولُ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم «أَن مَاتَ بمَكَّةَ» متفقٌ عليه.

6/6 ـ ئەبۇئىسھاق سەئد ئىبنى ئەبۇۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ۋىدالىشىش ھەج يىلىدا مەن قاتتىق كېسەل ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى يوقلاپ كەلدى، مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سەن كېسىلىمنى كۆرۈپ تۇرۇپسەن، مەن بولسام كۆپ ماللىق ئادەم، مېنىڭ بىرلا قىزىمدىن باشقا مىراسخورۇم يوق، شۇڭا مال‌لىرىمنىڭ ئۈچتىن ئىككى قىسمىنى سەدىقە قىلايمۇ؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇنداقتا، يېرىمىنى سەدىقە قىلايمۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇنداقتا ئۈچتىن بىرى بولسۇن دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۈچتىن بىرى بولسۇن، ئۈچتىن بىرىمۇ كۆپلۈك قىلىدۇ. شەك ـ شۈبھىسىزكى، سېنىڭ ۋارىسلىرىڭنى باي ھالەتتە قالدۇرۇشۇڭ، ئۇلارنى كىشىلەرگە موھتاج قىلىپ كەمبەغەل ھالەتتە قالدۇرۇشۇڭدىن ياخشىدۇر. الله رازىلىقى ئۈچۈن قىلغان ھەر قانداق خىراجەت، ھەتتا ئايالىڭنىڭ ئاغزىغا سالغان نەرسەڭگىمۇ چوقۇم ئەجىر ئالىسەن» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن كېسەل سەۋەبى بىلەن بۇرادەرلىرىمدىن ئايرىلىپ كەينىدە

قالارمەنمۇ؟[1] دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن ھەرگىز كەينىدە قالمايسەن، كەينىدە قالغان تەقدىردىمۇ الله رازىلىقى ئۈچۈن قانداق بىر ئەمەلنى قىلىدىكەنسەن مەن بىلەن بىللە كەتكۈچىلەرگە ئوخشاش ئۆز ئەمەلىڭ بىلەن دەرىجەڭنى ھەم ئۈستۈنلىكىڭنى ئاشۇرۇۋېرىسەن. سېنىڭ ئۆمرۈڭ ئۇزۇن بولۇشى مۇمكىن، ھەتتا نۇرغۇن كىشىلەر سەندىن پايدىلىنىدۇ، يەنە نۇرغۇن كىشىلەر سەندىن زىيان تارتىدۇ»[2] دېدى. ئارقىدىنلا «ئى الله! ساھابىلىرىمنىڭ ھىجرىتىنى داۋاملاشتۇرغىن، ئۇلارنى كەينىگە قايتۇرۇۋەتمىگىن» دەپ دۇئا قىلدى ۋە «بىچارە سەئد ئىبنى خەۋلە» دەپ ئۇنىڭ مەككىدە ئۆلۈپ كەتكەنلىكىگە تەزىيە بىلدۈردى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

7/7 ـ وَعَنْ أَبِي هُرَيْرة عَبْدِ الرَّحْمن بْنِ صخْرٍ رضي الله عَنْهُ قال: قالَ رَسُولُ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ الله لا يَنْظُرُ إِلى أَجْسامِكُم، وَلا إِلى صُوَرِكُمْ، وَلَكِنْ يَنْظُرُ إِلَى قُلُوبِكُمْ» رواه مسلم.

7/7 ـ ئەبۇھۇرەيرە، ئابدۇراھمان ئىبنى سەخرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ تۇرقۇڭلارغا ۋە تاشقى كۆرۈنۈشلىرىڭلارغا قارىمايدۇ. بەلكى سىلەرنىڭ قەلبىڭلارغا قارايدۇ» . [مۇسلىمدىن]

8/8 ـ وعَنْ أَبِي مُوسَى عبْدِ اللَّهِ بْنِ قَيْسٍ الأَشعرِيِّ رضِي الله عنه قالَ: سُئِلَ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَنِ الرَّجُلِ يُقاتِلُ شَجَاعَةً، ويُقاتِلُ حَمِيَّةً ويقاتِلُ رِياءً، أَيُّ ذلِك في سَبِيلِ اللَّهِ؟ فَقَالَ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ قاتَلَ لِتَكُون كلِمةُ اللَّهِ هِي الْعُلْيَا فهُوَ في سَبِيلِ اللَّهِ» مُتَّفَقٌ عليه

8/8 ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: ئۆز پالۋانلىقىنى نامايەندە قىلىش ئۈچۈن ياكى گۇرۇھۋازلىق ئۈچۈن ۋە ياكى رىيا ئۈچۈن ئۇرۇش قىلىدىغانلار بار. بۇلارنىڭ قايسىسى الله يولىدا ئۇرۇش قىلغان بولىدۇ؟ دەپ سورالغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىمكى الله نىڭ تەۋھىد كەلىمىسىنى ئۈستۈنلۈككە ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن ئۇرۇش قىلىدىكەن، ئەنە شۇ الله يولىدا ئۇرۇش قىلغان بولىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

9/9 ـ وعن أَبِي بَكْرَة نُفيْع بْنِ الْحارِثِ الثَّقفِي رَضِي الله عنه أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِذَا الْتقَى الْمُسْلِمَانِ بسيْفيْهِمَا فالْقاتِلُ والمَقْتُولُ في النَّارِ» قُلْتُ: يَا رَسُول اللَّهِ، هَذَا الْقَاتِلُ فمَا بَالُ الْمقْتُولِ؟ قَال: «إِنَّهُ كَانَ حَرِيصاً عَلَى قَتْلِ صَاحِبِهِ» متفقٌ عليه.

9/9 ـ ئەبۇبەكرەتە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر ئىككى مۇسۇلمان بىر ـ بىرىگە قىلىچ تەڭلىسە ئۆلتۈرگۈچى ۋە ئۆلتۈرۈلگۈچى دوزاخقا كىرىدۇ» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۆلتۈرگۈچىغۇ شۇنداق، ئۆلتۈرۈلگۈچى نېمىشقا دوزاخقا كىرىدۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «چۈنكى ئۆلتۈرۈلگۈچىمۇ ئۆزىنىڭ ھەمراھىنى ئۆلتۈرۈشكە قىزىققان ئىدى» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

[1] ساھابىلار سەن بىلەن كەتسە، مەن كېسەل سەۋەبى بىلەن مەككىدە قالارمەنمۇ؟ دېمەكچىدۇر.
[2] سەئد ئىبنى ئەبۇۋەققاس 17 ئوغۇل، 12 قىز پەرزەنت كۆرگەن ئۇ جىھاد ئارقىلىق مۇسۇلمانلارغا كۆپ پايدا يەتكۈزگەن ۋە كاپىرلارغا زىيان يەتكۈزگەن.

10/10 ـ وَعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رَضِيَ الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «صَلاَةُ الرَّجُلِ في جماعةٍ تزيدُ عَلَى صَلاَتِهِ في سُوقِهِ وَبَيْتِهِ بضْعاً وعِشْرِينَ دَرَجَةً، وذلِكَ أَنَّ أَحَدَهُمْ إِذا تَوَضَّأَ فَأَحْسَنَ الْوُضُوءَ، ثُمَّ أَتَى الْمَسْجِدَ لا يَنْهَزُهُ إِلاَّ الصَّلاَةُ، لا يُرِيدُ إِلاَّ الصَّلاَةَ، لَمْ يَخطُ خُطوَةً إِلاَّ رُفِعَ لَهُ بِها دَرجةٌ، وَحُطَّ عَنْهُ بِهَا خَطيئَةٌ حتَّى يَدْخلَ الْمَسْجِدَ، فَإِذَا دخل الْمَسْجِدَ كانَ في الصَّلاَةِ مَا كَانَتِ الصَّلاَةُ هِيَ تحبِسُهُ، وَالْمَلائِكَةُ يُصَلُّونَ عَلَى أَحَدكُمْ ما دام في مَجْلِسِهِ الَّذي صَلَّى فِيهِ، يقُولُونَ: اللَّهُمَّ ارْحَمْهُ، اللَّهُمَّ اغْفِرْ لَهُ، اللَّهُمَّ تُبْ عَلَيْهِ، مالَمْ يُؤْذِ فِيهِ، مَا لَمْ يُحْدِثْ فِيهِ» متفقٌ عليه،وهَذَا لَفْظُ مُسْلمٍ.

10/10 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر كىشىنىڭ جامائەت بىلەن ئوقۇغان نامىزىنىڭ ساۋابى، ئۇنىڭ ئۆيىدىكى ياكى بازاردىكى ئوقۇغان نامىزىدىن 20 نەچچە ھەسسە ئارتۇق بولىدۇ. سەۋەبى ئەگەر ئۇ كىشى تاھارەتنى كامىل ئېلىپ، ئاندىن ئۆيىدىن مەسچىتكە پەقەت ناماز ئوقۇش ئۈچۈنلا كەلسە، ئۇ ئادەم مەسچىتكە كەلگۈچە ئۇنىڭ باسقان ھەر بىر قەدىمى بىلەن مەرتىۋىسى بىر دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرۈلۈپ ۋە باسقان ھەر بىر قەدىمى بىلەن بىر خاتالىقى ئۆچۈرۈلىدۇ. مەسچىتكە كىرىپ نامازنى ساقلاپ ئولتۇرسا، نامازنىڭ ئىچىدە تۇرغاندەك ھېسابلىنىدۇ. سىلەرنىڭ قايسى بىرىڭلار بىرەرسىگە ئازار بەرمىگەن، غەيۋەت ـ شىكايەت قىلمىغان ھالەتتە ئۆزىنىڭ ناماز ئوقۇغان ئورنىدىلا ئولتۇرغان بولسا، پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا رەھمەت تىلەپ: ئى الله! ئۇنىڭغا رەھمەت قىلغىن، ئى الله! ئۇنى مەغپىرەت قىلغىن. ئى الله! ئۇنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلغىن، دەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

11/11 ـ وَعَنْ أَبي الْعَبَّاسِ عَبْدِ اللَّهِ بْنِ عبَّاسِ بْنِ عَبْدِ الْمُطَّلب رَضِي الله عنهما، عَنْ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فِيما يَرْوى عَنْ ربِّهِ، تَبارَكَ وَتَعَالَى قَالَ: «إِنَّ الله كتَبَ الْحسناتِ والسَّيِّئاتِ ثُمَّ بَيَّنَ ذلك: فمَنْ همَّ بِحَسَنةٍ فَلَمْ يعْمَلْهَا كتبَهَا اللَّهُ تَبارَكَ وَتَعَالَى عِنْدَهُ حسنةً كامِلةً وَإِنْ همَّ بهَا فَعمِلَهَا كَتَبَهَا اللَّهُ عَشْرَ حَسَنَاتٍ إِلَى سَبْعِمَائِةِ ضِعْفٍ إِلَى أَضْعَافٍ كثيرةٍ، وَإِنْ هَمَّ بِسيِّئَةٍ فَلَمْ يَعْمَلْهَا كَتَبَهَا اللَّهُ عِنْدَهُ حَسَنَةً كامِلَةً، وَإِنْ هَمَّ بِها فعَمِلهَا كَتَبَهَا اللَّهُ سَيِّئَةً وَاحِدَةً» متفقٌ عليه.

11/11 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئاببас رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ھەدىس قۇددۇستا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله ھەقىقەتەن ياخشىلىق ۋە يامانلىقلارنى يازدى، ئاندىن ئۇنى مۇنداق بايان قىلدى: كىمكى بىر ياخشىلىقنى قىلىشنى نىيەت قىلىپ، ئۇنى ئەمەلىيەتتە قىلمىسا، الله تائالا ئۇنىڭغا كامىل بىر ياخشىلىقنى قىلغاننىڭ ساۋابىنى يازىدۇ. ئەگەر ئۇنى ئەمەلىيەتتە قىلسا، الله ئۇنىڭغا 10 دىن تارتىپ 700 ھەسسىگىچە ياخشىلىقنى ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ ياخشىلىقنىڭ ساۋابىنى يازىدۇ. ئەگەر ئۇ بىر يامانلىقنى قىلىشنى نىيەت قىلىپ، ئۇنى ئەمەلىيەتتە قىلمىسا الله ئۇنىڭغا كامىل بىر ياخشىلىقنىڭ ساۋابىنى يازىدۇ. ئەگەر ئۇنى ئەمەلىيەتتە قىلسا، الله ئۇنىڭغا بىر يامانلىقنىڭ گۇناھىنى يازىدۇ» دېگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

12/12 ـ وعن أَبي عَبْد الرَّحْمَن عَبْدِ اللَّهِ بْنِ عُمَرَ بْنِ الْخطَّابِ، رضي الله عنهما قال: سَمِعْتُ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «انْطَلَقَ ثَلاَثَةُ نفر مِمَّنْ كَانَ قَبْلَكُمْ حَتَّى آوَاهُمُ الْمبِيتُ إِلَى غَارٍ فَدَخَلُوهُ، فانْحَدَرَتْ

صَخْرةٌ مِنَ الْجبلِ فَسَدَّتْ عَلَيْهِمْ الْغَارَ، فَقَالُوا: إِنَّهُ لا يُنْجِيكُمْ مِنْ الصَّخْرَةِ إِلاَّ أَنْ تَدْعُوا الله تعالى بصالح أعْمَالكُمْ قال رجلٌ مِنهُمْ: اللَّهُمَّ كَانَ لِي أَبَوانِ شَيْخَانِ كَبِيرانِ، وكُنْتُ لاَ أَغبِقُ قبْلهما أَهْلاً وَلا مالاً فنأَى بي طَلَبُ الشَّجرِ يَوْماً فلمْ أُرِحْ عَلَيْهِما حَتَّى نَامَا فَحلبْت لَهُمَا غبُوقَهما فَوجدْتُهُما نَائِميْنِ، فَكَرِهْت أَنْ أُوقظَهمَا وَأَنْ أَغْبِقَ قَبْلَهُمَا أَهْلاً أَوْ مَالاً، فَلَبِثْتُ وَالْقَدحُ عَلَى يَدِى أَنْتَظِرُ اسْتِيقَاظَهُما حَتَّى بَرَقَ الْفَجْرُ وَالصِّبْيَةُ يَتَضاغَوْنَ عِنْدَ قَدَمى فَاسْتَيْقظَا فَشَرِبَا غَبُوقَهُمَا. اللَّهُمَّ إِنْ كُنْتُ فعلْتُ ذَلِكَ ابْتِغَاءَ وَجْهِكَ فَفَرِّجْ عَنَّا مَا نَحْنُ فِيهِ مِنْ هَذِهِ الصَّخْرَة، فانْفَرَجَتْ شَيْئاً لا يَسْتَطيعُونَ الْخُرُوجَ مِنْهُ.

قال الآخر: اللَّهُمَّ إِنَّهُ كَانتْ لِيَ ابْنَةُ عمٍّ كانتْ أَحَبَّ النَّاسِ إِلَيَّ» وفي رواية: «كُنْتُ أُحِبُّهَا كَأَشد مَا يُحبُّ الرِّجَالُ النِّسَاءِ، فَأَرَدْتُهَا عَلَى نَفْسهَا فَامْتَنَعَتْ مِنِّى حَتَّى أَلَمَّتْ بِهَا سَنَةٌ مِنَ السِّنِينَ فَجَاءَتْنِى فَأَعْطَيْتُهَا عِشْرِينَ وَمِائَةَ دِينَارٍ عَلَى أَنْ تُخَلِّيَ بَيْنِى وَبَيْنَ نَفْسِهَا فَفَعَلَت، حَتَّى إِذَا قَدَرْتُ عَلَيْهَا» وفي رواية: «فَلَمَّا قَعَدْتُ بَيْنَ رِجْلَيْهَا، قَالَتْ: اتَّقِ الله ولا تَفُضَّ الْخاتَمَ إِلاَّ بِحَقِّهِ، فانْصَرَفْتُ عَنْهَا وَهِيَ أَحَبُّ النَّاسِ إِليَّ وَتركْتُ الذَّهَبَ الَّذي أَعْطَيتُهَا، اللَّهُمَّ إِنْ كُنْتُ فَعْلتُ ذَلِكَ ابْتِغَاءَ وَجْهِكَ فافْرُجْ عَنَّا مَا نَحْنُ فِيهِ، فانفَرَجَتِ الصَّخْرَةُ غَيْرَ أَنَّهُمْ لا يَسْتَطِيعُونَ الْخُرُوجَ مِنْهَا.

وقَالَ الثَّالِثُ: اللَّهُمَّ إِنِّي اسْتَأْجَرْتُ أُجراءَ وَأَعْطَيْتُهمْ أَجْرَهُمْ غَيْرَ رَجُلٍ وَاحِدٍ تَرَكَ الَّذي لَّه وذهب فثمَّرت أجره حتى كثرت منه الأموال فجائنى بعد حين فقال يا عبد الله أَدِّ إِلَيَّ أَجْرِي، فَقُلْتُ: كُلُّ مَا تَرَى منْ أَجْرِكَ: مِنَ الإِبِلِ وَالْبَقَرِ وَالْغَنَم وَالرَّقِيق فقال: يا عَبْدَ اللَّهِ لا تَسْتَهْزِيْ بي، فَقُلْتُ: لاَ أَسْتَهْزِيُ بك، فَأَخَذَهُ كُلَّهُ فاسْتَاقَهُ فَلَمْ يَتْرُكْ مِنْه شَيْئاً، اللَّهُمَّ إِنْ كُنْتُ فَعَلْتُ ذَلِكَ ابْتغَاءَ وَجْهِكَ فافْرُجْ عَنَّا مَا نَحْنُ فِيهِ، فَانْفَرَجَتِ الصَّخْرَةُ فخرَجُوا يَمْشُونَ» متفقٌ عليه.

**12/12** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىگىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن ئۈچ نەپەر كىشى سەپەرگە چىقىپ قونالغۇغا چۈشۈش ئۈچۈن بىر ئۆڭكۈرنىڭ ئىچىگە كىرگەندە، تاغدىن بىر قورام تاش يۇمۇلاپ چۈشۈپ ئۆڭكۈرنىڭ ئاغزىنى توسۇۋالدى. ئۇلار: بىزنى بۇ تاشتىن پەقەت بىزنىڭ ياخشى ئەمەللىرىمىزنى تىلغا ئېلىپ الله غا قىلغان دۇئايىمىز قۇتقۇزالايدۇ، دېيىشتى. ئۇلاردىن بىرى: ئى الله! مېنىڭ ياشىنىپ قالغان ئاتا ـ ئانام بار ئىدى. مەن داۋاملىق ئاتا ـ ئانامنى باشتا غىزالاندۇرۇپ ئاندىن ئائىلەمدىكىلەرنى ۋە خىزمەتكارلىرىمنى غىزالاندۇراتتىم. بىر كۈنى كەتكەن ماللىرىمنى ئوت ـ چۆپ مول يەردە باقىمەن دەپ يىراقلاپ كېتىپ قىلىپ بەك كەچ قايتىپ كەلدىم. ئاندىن ئاتا ـ ئانامنى غىزالاندۇرۇش ئۈچۈن ماللىرىمنى ساغسام، ئۇلار ئۇخلاپ قالغان ئىكەن. مەن ئۇلارنى ئويغىتىشنى لايىق كۆرمىدىم ۋە ئائىلەمدىكىلەرنى ھەم خىزمەتكارلىرىمنى ئۇلاردىن بۇرۇن غىزالاندۇرۇشنى تېخىمۇ لايىق كۆرمىدىم. قاچا قولۇمدا، ئۇلارنىڭ ئويغىنىشىنى كۈتۈپ تۇردۇم. ھەتتاكى تاڭ يورۇپ كەتتى. كىچىك باللىرىم ئاچلىقتا پۇتۇمغا ئېسىلىپ يىغلىشاتتى. ئاندىن ئاتا ـ ئانام ئويغىنىپ سۈتنى ئىچتى. ئى الله! ئەگەر ئاشۇ ئىشنى سېنىڭ رازىلىقىڭ ئۈچۈن قىلغان بولسام بىزدىن مۇشۇ تاشنى كۆتۈرۈۋەتكىن، دېدى.

تاش ئازراق كۆتۈرۈلدى. لېكىن ئۇلار ئۇ يوچۇقتىن چىقىپ كېتەلمەيتتى. يەنە بىرى: ئى الله! مېنىڭ تاغامنىڭ ماڭا ھەممە ئادەمدىن ئەڭ سۆيۈملۈك كۆرۈنىدىغان بىر قىزى بار ئىدى. يەنە بىر رىۋايەتتە: مەن ئۇنى، بىر ئەر كىشىنىڭ بىر ئايال كىشىنى بەك ياخشى كۆرگىنىگە ئوخشاش ياخشى كۆرەتتىم، دېيىلگەن. مەن ئۇ قىز بىلەن بىللە بولۇشنى تەلەپ قىلسام، ئۇ مېنى رەت قىلدى. بىر يىلى قۇرغاقچىلىق بولۇپ كېتىپ ئۇنىڭ بېشىغا ئېغىر كۈن چۈشۈپ مېنىڭ قېشىمغا كەپتۇ. مەن ئۇنىڭغا مېنىڭ تەلىپىمگە قوشۇلۇش شەرتى بىلەن 120 تىللا بەردىم، ئۇ ماقۇل بولدى. ھەتتا مەن ئۇنىڭغا ئېرىشىشكە قادىر بولغان ۋاقتىمدا، يەنە بىر رىۋايەتتە: مەن ئۇنىڭ ئىككى پۇتىنىڭ ئارىلىقىغا ئولتۇرۇپ بولغاندا، ئۇ: الله دىن قورققىن، ئالدى بىلەن شەرئىي ئەھكاملىرىنى بىجىرىپ ئاندىن مەن بىلەن بىر تۆشەكتە بولغىن، دېدى. شۇنىڭ بىلەن مەن ئۇنىڭغا چېقىلىش نىيىتىمدىن ياندىم. ۋەھالەنكى ئۇ قىز مەن ئۈچۈن كىشىلەرنىڭ ئەڭ سۆيۈملۈكرەكى ئىدى. مەن ئۇنىڭغا بەرگەن ئالتۇنلاردىنمۇ كەچتىم. ئى الله! مۇشۇ ئىشنى سېنىڭ رازىلىقىڭ ئۈچۈن قىلغان بولسام بىزدىن بۇ تاشنى كۆتۈرۈۋەتكىن، دېدى. تاش يەنە ئازراق كۆتۈرۈلدى، لېكىن ئۇلار ئۆڭكۈردىن يەنىلا چىقىپ كېتەلمىدى.

ئۈچىنچىسى مۇنداق دېدى: ئى الله! مەن بىر مۇنچە مەدىكارلارنى ئىشلەتكەن ئىدىم. مەن ئۇلارنىڭ ئىش ھەققىنى ئالماي كەتكەن بىر ئادەمدىن باشقا ھەممىسىنىڭ ئىش ھەققىنى بەردىم. مەن ئۇ ئادەمنىڭ ئىش ھەققىنى بولسا سەرمايە قىلىپ ئىشلەتتىم. ھەتتا ئۇنىڭ ماللىرى كۆپىيىپ كەتتى. بىر زاماندىن كېيىن ئۇ ئادەم كېلىپ: ئى الله نىڭ بەندىسى! مېنىڭ ئىش ھەققىمنى بەرگىن، دېدى. مەن ئۇنىڭغا: سەن كۆرۈۋاتقان ئاشۇ نەرسىلەر يەنى تۆگە، كالا، قوي ۋە قۇل قاتارلىق ئاشۇ نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى سېنىڭ ئىش ھەققىڭ دېدىم. ئۇ: ئى الله نىڭ بەندىسى! مېنى مەسخىرە قىلما، دېدى. مەن ئۇنىڭغا: سېنى مەسخىرە قىلمىدىم، دېدىم. ئاندىن ئۇ بۇ نەرسىلەرنىڭ بىرىنىمۇ قويماي ھەممىنى ئېلىپ كەتتى. ئى الله! ئەگەر مەن مۇشۇ ئىشنى سېنىڭ رازىلىقىڭ ئۈچۈن قىلغان بولسام، بىزدىن ئۇ تاشنى كۆتۈرۈۋەتكىن، دېدى. تاش كۆتۈرۈلدى، ئۇلار ئۆڭكۈردىن چىقىپ كەتتى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 2 ـ باب

## تەۋبە توغرىسىدا

قال العلماء: التوبة واجبة من كل ذنب، فإن كانت المعصية بين العبد وبين الله تعالى لا تتعلق بحق آدمي، فلها ثلاثة شروط:

أحدها: أن يقلع عن المعصية.

والثاني: أن يندم على فعلها.

والثالث: أن يعزم أن لا يعود إليها أبداً. فإن فقد أحد الثلاثة لم تصح توبته.

وإن كانت المعصية تتعلق بآدمي فشروطها أربعة: هذه الثلاثة، وأن يبرأ من حق صاحبها، فإن كانت مالاً أو نحوه رده إليه، وإن كانت حد قذف ونحوه مكنه منه أو طلب عفوه، وإن كانت غيبة استحله منها.

ويجب أن يتوب من جميع الذنوب، فإن تاب من بعضها صحت توبته عند أهل الحق من ذلك الذنب، وبقي عليه الباقي. وقد تظاهرت دلائل الكتاب، والسنة، وإجماع الأمة على وجوب التوبة:

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَتُوبُوا إِلَى اللَّهِ جَمِيعاً أَيُّهَا الْمُؤْمِنُونَ لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن ھەممىڭلار الله غا تەۋبە قىلىڭلار﴾[1] ﴿اسْتَغْفِرُوا رَبَّكُمْ ثُمَّ تُوبُوا إِلَيْهِ﴾ ﴿سىلەر پەرۋەردىگارىڭلاردىن مەغپىرەت تەلەپ قىلىڭلار، ئاندىن ئۇنىڭغا تەۋبە قىلىڭلار﴾[2] ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا تُوبُوا إِلَى اللَّهِ تَوْبَةً نَصُوحاً﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! الله غا سەمىمى تەۋبە قىلىڭلار، ئۈمىدكى، پەرۋەردىگارىڭلار سىلەرنىڭ گۇناھىڭلارنى يوققا چىقىرىدۇ﴾[3].

ئۆلىمالار مۇنداق دەيدۇ: ھەر قانداق گۇناھقا تەۋبە قىلىش ۋاجىبتۇر. ئەگەر گۇناھ الله بىلەن بەندە ئوتتۇرىسىدا بولسا، ئادەمنىڭ ھەققى بىلەن ئالاقدار بولمىسا، تەۋبە قىلىشنىڭ ئۈچ شەرتى باردۇر.

❶ - گۇناھدىن يېنىش.

❷- گۇناھىغا پۇشايمان قىلىش.

❸- شۇ گۇناھنى قايتا قىلماسلىققا بەل باغلاش.

ئەگەر ئۇ ئۈچ شەرتنىڭ بىرى كەم بولۇپ قالسا ئۇنىڭ تەۋبىسى قوبۇل بولمايدۇ. ئەگەر گۇناھ بەندىنىڭ ھەققىگە ئالاقدار بولسا، ئۇنىڭ شەرتلىرى تۆتتۇر. يۇقىرىقى ئۈچ شەرت بىلەن بىرگە تۆتىنچى شەرت: ھەق ئىگىسىنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىشتۇر. ئەگەر گۇناھ، ياكى مالغا ئوخشاش نەرسىگە ئائىت بولسا ئۇنى ئۆز ئىگىسىگە قايتۇرۇش. ئەگەر گۇناھ، بوھتان بىلەن بىرەرسىگە دەررە ئۇردۇرغان ئىشقا ئائىت بولسا ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش باشقا ئىشلار بولسا، ئۆزىدىن ئۇ ئادەمنى ئۆچ ئېلىشقا قادىر قىلىش ياكى ئۇنىڭ ئەپۇ قىلىشىنى تەلەپ قىلىش كېرەك، ئەگەر گۇناھ، غەيۋەت قىلغان ئىشقا ئائىت بولسا، ئاشۇ كىشىدىن ئەپۇ سوراش كېرەك. تەۋبە قىلغۇچى پۈتۈن گۇناھلىرىغا تەۋبە قىلىشى كېرەك.

بەزى ئۆلىمالارنىڭ كۆز قارىشىدا: تەۋبە قىلغۇچى بىر قىسىم گۇناھلىرىغا تەۋبە قىلغان تەقدىردە ئۇنىڭ شۇ گۇناھلىرى ھەققىدىكى تەۋبىسى قوبۇل قىلىنىدۇ. تەۋبە قىلىنماي قالغانلىرى ئۇنىڭ گەدىنىدە قالىدۇ. ھەققەتەن تەۋبىنىڭ ۋاجىب ئىكەنلىكىگە «قۇرئان كەرىم»، «ھەدىس شەرىپ» نىڭ دەلىللىرى ۋە پۈتۈن ئالىملارنىڭ بىرلىككە كەلگەنلىكى ناھايىتى ئېنىق.

13/1 - وعَنْ أبي هُرَيْرَةَ رضي الله عنه قال: سمِعتُ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «واللَّه إِنِّي لأَسْتَغْفِرُ الله، وَأَتُوبُ إِلَيْه، في اليَوْمِ، أَكثر مِنْ سَبْعِين مرَّةً» رواه البخاري.

**13/1** - ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن بىر كۈندە الله دىن 70 قېتىمدىن كۆپرەك مەغپىرەت تەلەپ قىلىمەن ۋە تەۋبە قىلىمەن». [بۇخارىدىن]

14/2 - وعن الأَغَرِّ بْن يَسار المُزنِيِّ رضي الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يا أَيُّها النَّاس تُوبُوا إِلى اللَّهِ واسْتغْفرُوهُ فإِنِي أَتوبُ في اليَوْمِ مائة مَرَّة» رواه مسلم.

---

[1] سۈرە نۇر 31 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ھۇد 3 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[3] سۈرە تەھرىم 8 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى

14/2 ـ ئەغەر ئىبنى يەسار مۇزەنىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئى خالايىقلار! الله غا تەۋبە قىلىڭلار ۋە الله دىن مەغپىرەت تەلەپ قىلىڭلار، ھەقىقەتەن مەن كۈندە يۈز قېتىم تەۋبە قىلىمەن». [مۇسلىمدىن]

15/3 ـ وعنْ أبي حَمْزَةَ أَنَس بن مَالِكٍ الأَنْصَارِيِّ خَادِمِ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، رضي الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «للَّهُ أَفْرحُ بتْوبةِ عَبْدِهِ مِنْ أَحَدِكُمْ سقطَ عَلَى بعِيرِهِ وقد أَضلَّهُ في أَرضٍ فَلاةٍ» متفقٌ عليه.

وفي رواية لمُسْلمٍ: «للَّهُ أَشدُّ فرحاً بِتَوْبَةِ عَبْدِهِ حِين يتُوبُ إِلَيْهِ مِنْ أَحَدِكُمْ كان عَلَى راحِلَتِهِ بِأَرْضٍ فلاةٍ، فانْفلَتتْ مِنْهُ وعلَيْها طعامُهُ وشرَابُهُ فأَيِسَ مِنْهَا، فأَتَى شَجَرَةً فاضْطَجَعَ في ظِلِّهَا، وقد أَيِسَ مِنْ رَاحِلتِهِ، فَبَيْنما هوَ كَذَلِكَ إِذْ هُوَ بِها قَائِمة عِنْدَهُ، فَأَخذ بِخطامِهَا ثُمَّ قَالَ مِنْ شِدَّةِ الفَرحِ: اللَّهُمَّ أَنت عبْدِي وأَنا ربُّكَ، أَخْطَأَ مِنْ شِدَّةِ الفرحِ».

15/3 ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خىزمەتچىسى ئەبۇھەمزە ئەنەس ئىبنى مالىك ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله نىڭ بەندىسىنىڭ تەۋبىسىگە بولغان خۇشاللىقى، سىلەرنىڭ بىرىڭلار چۆل ـ باياۋاندا تۆگىسىنى يوقىتىپ قويۇپ ئاندىن ئۇنى تېپىۋالغان ۋاقتىدىكى خۇشاللىقىدىنمۇ ئارتۇقتۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بەندە الله تائالاغا تەۋبە قىلغان ۋاقتتا الله تائالا بەندىنىڭ تەۋبىسىدىن مۇنداق بىر ئادەمنىڭ خۇشاللىقىدىن بەكرەك خۇشال بولىدۇ. سىلەرنىڭ بىرىڭلار بىر چۆل باياۋاندا سەپەر قىلىۋېتىپ يۈك ـ تاقى، ئوزۇق ـ تولۇكى ئارتىلغان ئۇلۇغىنى يۈتتۈرۈپ قويىدۇ، ئۇ ئادەم ئۇلۇغىنى تېپىۋېلىشتىن ئۈمىدىنى ئۈزۈپ، بىر دەرەخنىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇنىڭ سايىسىدە يېنىچە ياتىدۇ. ئۇ ئۇلۇغىنىڭ تېپىلىشىدىن پۈتۈنلەي ئۈمىدىنى ئۈزۈپ تۇرغان بىر پەيتتە ئۇنىڭ ئۇلۇغى تويۇقسىزلا پەيدا بولۇپ ئۇنىڭ يېنىدا تۇرىدۇ. ئۇ ئۇنىڭ نوقتىسىدىن تۇتقان ھالدا قاتتىق خۇشال بولۇپ كەتكەنلىكىدىن: ئى الله! سەن مېنىڭ بەندەم، مەن سېنىڭ پەرۋەردىگارىڭ، دەپ تاشلايدۇ. ئۇ ئادەم قاتتىق خۇشال بولۇپ كەتكەنلىكىدىن سۆزدە خاتالىشىدۇ».

16/4 ـ وعن أبي مُوسى عَبْدِ اللَّهِ بنِ قَيْسٍ الأَشْعَرِيِّ، رضي الله عنه، عن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِن الله تعالى يبْسُطُ يدهُ بالليْلِ ليتُوب مُسيءُ النَّهَارِ وَيَبْسُطُ يَدهُ بالنَّهَارِ لِيَتُوبَ مُسيءُ اللَّيْلِ حتَّى تَطْلُعَ الشَّمْسُ مِن مغْرِبِها» رواه مسلم.

16/4 ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، كۈن غەربتىن چىققۇچە الله تائالا كۈندۈزدە گۇناھ قىلغۇچىنىڭ گۇناھلىرىغا تەۋبە قىلىۋېلىشى ئۈچۈن كېچىدە قولىنى يېيىپ بېرىدۇ ۋە كېچىدە گۇناھ قىلغۇچىنىڭ گۇناھلىرىغا تەۋبە قىلىۋېلىشى ئۈچۈن، كۈندۈزدە قولىنى يېيىپ بېرىدۇ». [مۇسلىمدىن]

17/5 ـ وعَنْ أبي هُرَيْرَةَ رضي الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ تاب قَبْلَ أَنْ تطلُعَ الشَّمْسُ مِنْ مغْرِبِهَا تَابَ اللهُ علَيْه» رواه مسلم.

17/5 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى كۈن غەربتىن چىقىشتىن بۇرۇن تەۋبە قىلسا، اللە ئۇنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

18/6 ـ وعَنْ أَبي عَبْدِ الرَّحْمن عَبْدِ اللَّهِ بن عُمرَ بن الخطَّاب رضي الله عنهما عن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِنَّ الله عزَّ وجَلَّ يقْبَلُ توْبة العبْدِ مَالَم يُغرْغِرِ» رواه الترمذي وقال: حديث حسنٌ.

18/6 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى،پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بەندە سەكراتقا چۈشۈپ قالمىغانلا بولسا، اللە ئۇ بەندىسىنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىدۇ». [تىرمىزىدىن]

19/7 ـ وعَنْ زِرِّ بْنِ حُبْيشٍ قَال: أَتيْتُ صفْوانَ بْنِ عسَّالٍ رضِي الله عنْهُ أَسْأَلُهُ عن الْمَسْحِ عَلَى الْخُفَّيْنِ فقال: مَا جَاءَ بِكَ يَا زِرُّ؟ فقُلْتُ: ابْتغَاءُ الْعِلْمِ، فقَال: إِنَّ الْملائِكَةَ تَضعُ أَجْنِحتِها لِطَالِبِ الْعِلْمِ رِضاء بمَا يَطلُبُ، فَقلْتُ: إِنَّه قدْ حَكَّ في صدْرِي الْمسْحُ عَلَى الْخُفَّيْنِ بَعْدَ الْغَائِطِ والْبوْلِ، وكُنْتَ امْرَءاً مِنْ أَصْحاب النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَجئْت أَسْأَلُكَ: هَلْ سمِعْتَهُ يذْكرُ في ذَلِكَ شيْئاً؟ قال: نعَمْ كانَ يأْمُرنا إِذا كُنا سفراً أَوْ مُسافِرين أَن لا ننْزِعَ خفافَنا ثلاثة أَيَّامٍ ولَيَالِيهنَّ إِلاَّ مِنْ جنَابةٍ، لكِنْ مِنْ غائطٍ وبْولٍ ونْومٍ. فقُلْتُ: هَل سمِعتهُ يذكُر في الْهوى شيْئاً؟ قال: نعمْ كُنَّا مَع رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في سفرٍ، فبيْنا نحْنُ عِنْدهُ إِذ نادَاهُ أَعْرابي بصوْتٍ له جهوريٍّ: يا مُحمَّدُ، فأَجَابهُ رسولُ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نحْوا مِنْ صَوْتِه: «هاؤُمْ" فقُلْتُ لهُ: وَيْحَكَ اغْضُضْ مِنْ صَوْتِكَ فإِنَّك عِنْد النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وقدْ نُهيت عَنْ هذا، فقال: واللَّه لا أَغضُضُ: قَالَ الأَعْرابِيُّ: الْمَرْءُ يُحِبُّ الْقَوم ولَمَّا يلْحق بِهِمْ؟ قال النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الْمرْءُ مع منْ أَحَبَّ يَوْمَ الْقِيامةِ» فما زَالَ يُحدِّثُنَا حتَّى ذكر باباً من الْمَغْرب مَسيرةُ عرْضِه أَوْ يسِير الرَّاكِبُ في عرْضِهِ أَرْبَعِينَ أَوْ سَبْعِينَ عَاماً. قَالَ سُفْيانُ أَحدُ الرُّوَاةِ. «قِبل الشَّامِ خلقَهُ اللَّهُ تعالى يوْم خلق السموات والأَرْضَ مفْتوحاً لِلتَّوبة لا يُغلقُ حتَّى تَطلُعَ الشَّمْسُ مِنْهُ» رواه التِّرْمذي وغيره وقال: حديث حسن صحيح.

19/7 ـ زىررى ئىبنى ھۇبەيش رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن سەفۋان ئىبنى ئەسسال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن ئىككى ئۆتۈككە مەسھە قىلىش توغرىسىدا سوراش ئۈچۈن ئۇنىڭ قېشىغا كەلسەم، ئۇ: ئى زىررى! نېمە قىلغىلى كەلدىڭ؟ دېدى. مەن: ئىلىم تەلەپ قىلىپ كەلدىم، دېدىم. ئۇ: ھەققەتەن، پەرىشتىلەر ئىلىم تەلەپ قىلغۇچىنىڭ تەلەپ قىلغان نەرسىسىگە رازى بولغانلىقتىن ئىلىم تەلەپ قىلغۇچىلارغا قاناتلىرىنى يېيىپ بېرىدۇ، دېدى. مەن ئۇنىڭغا: چوڭ ـ كىچىك تەرەتتىن كېيىن ئۆتۈككە مەسھە قىلىش كۆڭلۈمدە شەك بولۇپ قالدى. سەن بولساڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىدىن بىرى، شۇڭا بۇ مەسىلىنى سەندىن سورىغىلى كەلدىم. سەن ئاشۇ ئىش توغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر نەرسە دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىڭمۇ؟ دېدىم. ئۇ: ھەئە، ئاڭلىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىزنى ئەگەر بىز سەپەر ئۈستىدە مۇساپىر بولساق، جۇنۇبلا بولۇپ قالمىساق ئۈچ كېچە ـ كۈندۈزگىچە ئۆتۈكلىرىمىزنى سالماسلىققا، بىراق چوڭ ـ كىچىك تەرەت قىلغان ۋە ئۇيقۇدىن تۇرغان ۋاقىتلاردا ئۆتۈكىمىزگە مەسھە قىلىشقا بۇيرۇيتتى، دېدى.

مەن ئۇنىڭغا: سەن ياخشى كۆرۈش توغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر نەرسە دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىڭمۇ؟ دېدىم. ئۇ: ھەئە، ئاڭلىدىم بىر سەپەردە بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ئىدۇق. تۇساتتىنلا بىر ئەئرابى[1] يۇقىرى ئاۋازدا ئى مۇھەممەد! دەپ چاقىردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ئوخشاشلا يۇقىرى ئاۋازدا: «ئى نېمە گەپ؟» دەپ جاۋاب قايتۇردى. مەن ئۇ ئەئرابىغا: ساڭا ۋاي پەس ئاۋازدا سۆزلىگىن، سەن ھەقىقەتەن پەيغەمبەرنىڭ ئالدىدا سەن ئاۋازىڭنى يۇقىرى قىلىشتىن چەكلەنگەن، دېدىم. ئۇ: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن ئاۋازىمنى تۆۋەن قىلالمايمەن، دېدى. بىر كىشى بار، ئۇ كىشى جامائەتنى ياخشى كۆرىدۇ، لېكىن ئۇ جامائەت قىلغان ئەمەلنى قىلالمايدۇ، دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىر كىشى كىمنى ياخشى كۆرسە قىيامەت كۈنى ئۇ شۇنىڭ بىلەن بىللە بولىدۇ» دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەئرابى كېلىشتىن بۇرۇنقى سۆزنى داۋاملاشتۇرۇپ كەڭلىكى غەربتىن باشلاپ ماڭسا ئۇلاغ بىلەن 40 يىل ياكى 70 يىل ماڭىدىغان بىر ئىشىكنىڭ بارلىقىنى سۆزلەپ بەردى.

بۇ ھەدىسنى رىۋايەت قىلغۇچىنىڭ بىرى بولغان سۇفيان مۇنداق دېدى: «ئۇ ئىشىك شام تەرەپتە بولۇپ الله تائالا ئاسمان ـ زېمىننى ياراتقاندىلا كىشىلەرنىڭ تەۋبە قىلىشى ئۈچۈن ئۇ ئىشىك ئېچىلغان تۇرۇپ، ئۇ تاكى كۈن غەربتىن چىققۇچە تاقالمايدۇ دېيىلگەن». [تىرمىزىدىن]

20/8 ـ وعنْ أبي سعِيدٍ سَعْد بْنِ مالك بْنِ سِنانٍ الْخُدْرِيِّ رضي الله عنه أن نَبِيَّ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «كان فِيمنْ كَانَ قَبْلكُمْ رَجُلٌ قتل تِسْعةً وتِسْعِين نفْساً، فسأَل عن أعلَم أَهْلِ الأَرْضِ فدُلَّ على راهِبٍ، فَأَتَاهُ فقال: إِنَّهُ قَتَل تِسعةً وتسعِينَ نَفْساً، فَهلْ لَهُ مِنْ توْبَةٍ؟ فقال: لا فقتلَهُ فكمَّلَ بِهِ مِائةً ثمَّ سأَلَ عن أعلم أهلِ الأَرضِ، فدُلَّ على رجلٍ عالمٍ فقال: إنهَ قَتل مائةَ نفسٍ فهلْ لَهُ مِنْ تَوْبةٍ؟ فقالَ: نَعَمْ ومنْ يحُولُ بيْنَهُ وبيْنَ التوْبة؟ انْطَلِقْ إِلَى أَرْضِ كذا وكذا، فإِنَّ بها أُنَاساً يعْبُدُونَ الله تعالى فاعْبُدِ الله مَعْهُمْ، ولا تَرْجعْ إِلى أَرْضِكَ فإِنَّهَا أَرْضُ سُوءٍ، فانطَلَق حتَّى إِذا نَصَفَ الطَّرِيقُ أَتَاهُ الْموْتُ فاختَصَمتْ فيهِ مَلائكَةُ الرَّحْمَةِ وملاكَةُ الْعَذابِ. فقالتْ ملائكَةُ الرَّحْمَةَ: جاءَ تائِباً مُقْبلا بِقلْبِهِ إِلى اللَّهِ تعالى، وقالَتْ ملائكَةُ الْعذابِ: إِنَّهُ لمْ يَعْمَلْ خيْراً قطُّ، فأَتَاهُمْ مَلكٌ في صُورَةِ آدمي فجعلوهُ بيْنَهُمْ أي ـ حكماً ـ فقال قيسوا ما بَيْن الأَرْضَين فإِلَى أَيَّتهما كَان أَدْنى فهْو لَهُ، فقاسُوا فوَجَدُوه أَدْنى إِلَى الأَرْضِ التي أَرَادَ فَقبَضْتهُ مَلائكَةُ الرَّحمةِ» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ في الصحيح: «فكَان إِلَى الْقرْيَةِ الصَّالحَةِ أَقْربَ بِشِبْرٍ، فجُعِل مِنْ أَهْلِها» وفي رِواية في الصحيح: «فأَوْحَى اللَّهُ تعالَى إِلَى هَذِهِ أَن تَبَاعَدِى، وإِلى هَذِهِ أَن تَقرَّبِي وقَال: قِيسُوا مَا بيْنهمَا، فَوَجدُوه إِلَى هَذِهِ أَقَرَبَ بِشِبْرٍ فَغُفِرَ لَهُ» وفي روايةٍ: «فنأَى بِصَدْرِهِ نَحْوهَا».

20/8 ـ ئەبۇسەئىيد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن ئىلگىرى 99 ئادەمنى ئۆلتۈرگەن بىر ئادەم بار ئىدى. ئۇ زېمىندىكى ئەڭ ئالىم كىشىنى سوراپتۇ. شۇنىڭ بىلەن كىشىلەر ئۇنى بىر راھىبنىڭ يېنىغا باشلاپ قويۇپتۇ. ئۇ راھىبتىن مەن 99 ئادەمنى ئۆلتۈردۈم، ئەمدى مېنىڭ تەۋبە قىلىشىمغا يول بارمۇ؟ دەپ سورىسا، ئۇ راھىب: ياق

[1] سەھرالىق ئەرەب.

دەپتۇ. ئاندىن ئۇنىمۇ ئۆلتۈرۈپ ئۆلتۈرگەن ئادەمنىڭ سانىنى يۈزگە يەتكۈزۈپ ئاندىن زېمىن ئەھلىدىن ئالىمراق بىر كىشىنى سوراپتۇ. كىشىلەر ئۇنى بىر ئالىم كىشىنىڭ يېنىغا باشلاپ قويۇپتۇ. مەن 100 ئادەمنى ئۆلتۈردۈم مېنىڭ تەۋبە قىلىشىمغا يول بارمۇ؟ دەپتۇ. ئالىم: ھەئە، بار. سەن بىلەن تەۋبىنىڭ ئارىسىنى كىم توسۇپ قالالايدۇ. سەن پالانى شەھەرگە بارغىن. ئۇ شەھەردە ھەقىقەتەن كىشىلەر الله غىلا ئىبادەت قىلىدۇ، سەنمۇ شۇ كىشىلەر بىلەن ئىبادەت قىلغىن، يۇرتىڭغا ھەرگىزمۇ قايتىپ كەلمىگىن. بۇ يەر يامان جايدۇر، دەپتۇ. ئۇ كىشى شۇ شەھەرگە قاراپ مېڭىپتۇ. يېرىم يولغا كەلگەندە ئۇ كىشىنىڭ ئەجىلى توشۇپتۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئادەمنىڭ جېنىنى ئېلىش ئۈستىدە رەھمەت پەرىشتىلىرى بىلەن ئازاب پەرىشتىلىرى تالىشىپ قاپتۇ. رەھمەت پەرىشتىلىرى: ئۇ تەۋبە قىلغان، پۈتۈن نىيىتى بىلەن الله غا يۈزلەنگەن ھالدا كەلدى، دەپتۇ. ئازاب پەرىشتىلىرى: ئۇ پەقەت ياخشى ئەمەللەرنى قىلىپ باقمىغان، دەپتۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر پەرىشتە ئادەم سۈرىتىدە بولۇپ، ئۇلارنىڭ قېشىغا كەپتۇ. ئۇلار ئۇنى ئارىسىدا ھۆكۈم چىقارغۇچى قىلىپتۇ. ئۇ پەرىشتە ئۇلارغا: سىلەر ئىككى شەھەرنىڭ ئارىلىقىنى ئۆلچەڭلار، ئۇ قايسى شەھەرگە يېقىن بولسا شۇنىڭغا ھېساب بولسۇن دەپتۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئۆلچەپ ئۇ كىشىنىڭ قاراپ ماڭغان شەھەرگە (اللەغا ئىبادەت قىلىدىغان كىشىلەر بار شەھەر) يېقىن ئىكەنلىكىنى بىلىپتۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ جېنىنى رەھمەت پەرىشتىسى ئېلىپتۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئۇ ئادەم ياخشى كىشىلەرنىڭ شەھىرىگە بىر غېرىچ يېقىن بولغان ئىدى، شۇڭا ئۇ ياخشىلارنىڭ قاتارىدىن قىلىندى» دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «الله تائالا يامان زېمىنغا: ئۇ ئادەمدىن يىراقلاشقىن، ياخشى زېمىنغا: ئۇ ئادەمگە يېقىنلاشقىن دەپ ۋەھيي قىپتۇ. پەرىشتىلەرگە ئىككى زېمىننىڭ ئارىسىنى ئۆلچەڭلار دەپتۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئىككى زېمىننىڭ ئارىسىنى ئۆلچەپ ئۇ ئادەمنىڭ ئاشۇ ياخشى زېمىنغا بىر غېرىچ يېقىن ئىكەنلىكىنى بىلىپتۇ. ئاندىن ئۇ ئادەمگە مەغپىرەت قىلىنىپتۇ» دېيىلگەن. يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئۇ ئادەم ياخشى زېمىن تەرەپكە كۆكرىكى بىلەن ئىلگىرىلىگەن» دېيىلگەن.

21/9 ـ وعَنْ عبْدِ اللَّهِ بنِ كَعْبِ بنِ مَالكٍ، وكانَ قائِدَ كعْبٍ رضِيَ الله عنه مِنْ بَنِيهِ حِينَ عَمِيَ، قال: سَمِعْتُ كعْبَ بن مَالكٍ رضِي الله عنه يُحَدِّثُ بِحدِيثِهِ حِين تخَلَّف عَنْ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، في غزوةِ تبُوكَ. قَال كعْبٌ: لمْ أتخلَّفْ عَنْ رسولِ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، في غَزْوَةٍ غَزَاها قط إلاَّ في غزْوَةِ تَبُوك، غَيْر أنِّي قدْ تخلَّفْتُ في غَزْوةِ بَدْرٍ، ولَمْ يُعَاتَبْ أحد تَخلَّف عنْهُ، إنَّما خَرَجَ رسولُ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم والمُسْلِمُونَ يُرِيدُونَ عِيرَ قُرَيْش حتَّى جَمعَ الله تعالَى بيْنهُم وبيْن عَدُوِّهِمْ عَلَى غيْرِ ميعادٍ. وَلَقَدْ شهدْتُ مَعَ رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ليْلَةَ العَقَبَةِ حِينَ تَوَاثَقْنَا عَلَى الإسْلام، ومَا أُحِبُّ أنَّ لِي بِهَا مَشهَدَ بَدْرٍ، وإنْ كَانتْ بدْرٌ أذْكَرَ في النَّاسِ مِنهَا وكان من خبري حِينَ تخَلَّفْتُ عَنْ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، في غَزْوَةِ تبُوك أنِّي لَمْ أكُنْ قطُّ أقْوَى ولا أيْسَرَ مِنِّي حِينَ تَخلَّفْتُ عَنْهُ في تِلْكَ الْغَزْوَة، واللَّهِ ما جَمعْتُ قبْلها رَاحِلتيْنِ قطُّ حتَّى جَمَعْتُهُما في تلك الْغَزوَةِ، ولَمْ يكُن رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُريدُ غَزْوةً إلاَّ ورَّى بغَيْرِهَا حتَّى كَانَتْ تِلكَ الْغَزْوةُ، فغَزَاها رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في حَرٍّ شَديدٍ، وَاستَقْبَلَ سَفراً بَعِيداً وَمَفَازاً. وَاسْتَقْبَلَ عَدداً كَثيراً، فجَلَّى للْمُسْلمِينَ أمْرَهُمْ ليَتَأهَّبوا أُهْبَةَ غَزْوِهِمْ فَأَخْبَرَهُمْ بوَجْهِهِمُ الَّذي يُريدُ،

وَالْمُسْلِمُون مَع رسول الله كثِيرٌ وَلاَ يَجْمَعُهُمْ كِتَابٌ حَافِظٌ «يُرِيدُ بذلكَ الدِّيَوان» قال كَعْبٌ: فقلَّ رَجُلٌ يُرِيدُ أَنْ يَتَغَيَّبَ إِلاَّ ظَنَّ أَنَّ ذلكَ سَيَخْفَى بِهِ مَالَمْ يَنْزِلْ فيهِ وَحْيٌ مِن اللَّهِ، وغَزَا رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم تلكَ الغزوةَ حين طَابت الثِّمَارُ والظِّلالُ، فَأَنا إِلَيْهَا أَصْعرُ، فتجهَّز رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَالْمُسْلِمُون معهُ، وطفِقْتُ أغدو لِكيْ أَتَجهَّزَ معهُ فأَرْجعُ ولمْ أَقْض شيئاً، وأَقُولُ في نَفْسى: أَنا قَادِرٌ علَى ذلك إِذا أَرَدْتُ، فلمْ يَزلْ يتمادى بي حتَّى استْمَرَّ بالنَّاسِ الْجِدُّ، فأَصْبَحَ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم غَادياً والْمُسْلِمُونَ معَهُ، وَلَمْ أَقْضِ مِنْ جهازِي شيْئاً، ثُمَّ غَدَوْتُ فَرَجَعْتُ وَلَم أَقْض شَيْئاً، فَلَمْ يزَلْ يَتَمادَى بِي حَتَّى أَسْرعُوا وتَفَارَطَ الْغَزْوُ، فَهَمَمْتُ أَنْ أَرْتَحِلَ فأُدْرِكَهُمْ، فَيَالَيْتَنِي فَعلْتُ، ثُمَّ لَمْ يُقَدَّرْ ذلك لي، فَطفقتُ إِذَا خَرَجْتُ في النَّاسِ بَعْد خُرُوجِ رسُول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُحْزُنُنِي أَنِّي لا أَرَى لِي أُسْوَةً، إِلاَّ رَجُلاً مَغْمُوصاً عَلَيْه في النِّفاقِ، أَوْ رَجُلاً مِمَّنْ عَذَرَ اللَّهُ تعالَى مِن الضُّعَفَاءِ، ولَمْ يَذكُرني رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حتَّى بَلَغَ تَبُوكَ، فقالَ وَهُوَ جَالِسٌ في القوْمِ بتَبُوك: ما فَعَلَ كعْبُ بْنُ مَالكٍ؟ فقالَ رَجُلٌ مِن بَنِي سلمِة: يا رسول الله حَبَسَهُ بُرْدَاهُ، وَالنَّظرُ في عِطْفَيْه. فَقال لَهُ مُعَاذُ بْنُ جَبَلٍ رضيَ اللَّهُ عنه: بِئس ما قُلْتَ، وَاللَّهِ يا رسول الله مَا عَلِمْنَا عليْهِ إِلاَّ خَيْراً، فَسكَت رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. فَبَيْنَا هُوَ علَى ذلك رَأَى رَجُلاً مُبْيضاً يَزُولُ به السَّرَابُ، فقالَ رسولُ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: كُنْ أَبَا خَيْثمَةَ، فَإِذا هوَ أَبُو خَيْثَمَةَ الأَنْصَارِيُّ وَهُوَ الَّذِي تَصدَّقَ بصاع التَّمْر حين لمَزَهُ المنافقون قَالَ كَعْبٌ: فَلَّما بَلَغني أَنَّ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَدْ توَجَّهَ قَافلا منْ تَبُوك حَضَرَني بَثِّي، فطفقتُ أَتذكَّرُ الكذِبَ وَأَقُولُ: بِمَ أَخْرُجُ من سَخطه غَداً وَأَسْتَعينُ عَلَى ذلكَ بِكُلِّ ذِي رَأْيٍ مِنْ أَهْلِي، فَلَمَّا قِيلَ: إِنَّ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قدْ أَظلَّ قادماً زاحَ عَنِّي الْبَاطِلُ حَتَّى عَرَفتُ أَنِّي لم أَنج مِنْهُ بِشَيءٍ أَبداً فَأَجْمَعْتُ صِدْقَهُ، وأَصْبَحَ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَادماً، وكان إِذا قدمَ مِنْ سَفَرٍ بَدَأَ بالْمَسْجد فركَعَ فيه رَكْعَتَيْنِ ثُمَّ جَلس للنَّاس، فلمَّا فعل ذَلك جَاءَهُ الْمُخلَّفُونَ يعْتذرُون إِليْه وَيَحْلفُون لَهُ، وكانوا بضعاً وثمانين رَجُلا فقبل منْهُمْ عَلانيَتهُمْ وبايعهم وَاسْتغفرَ لهُمْ وَوَكلَ سَرَائرَهُمْ إِلى الله تعَالى. حتَّى جِئْتُ، فلمَّا سَلَمْتُ تبسَّم تبَسُّمَ الْمُغْضب ثمَّ قَالَ: «تَعَالَ»، فجئتُ أَمْشِي حَتى جَلَسْتُ بيْن يَدَيْهِ، فقالَ لِي: «مَا خَلَّفَكَ؟ أَلَمْ تكُنْ قد ابْتَعْتَ ظَهْرَك»، قَالَ قُلْتُ: يَا رَسُولَ الله إِنِّي واللَّه لَوْ جلسْتُ عنْد غيْرِكَ منْ أَهْلِ الدُّنْيَا لَرَأَيْتُ أَني سَأَخْرُجِ منْ سَخَطه بعُذْرٍ، لقدْ أُعْطِيتُ جَدَلا، وَلَكنَّني وَاللَّه لقدْ عَلمْتُ لَئن حَدَّثْتُكَ الْيَوْمَ حديث كَذبٍ ترْضى به عنِّي لَيُوشكَنَّ اللَّهُ يُسْخطك عليَّ، وإِنْ حَدَّثْتُكَ حَديث صدْقٍ تجدُ عليَّ فيه إِنِّي لأَرْجُو فِيه عُقْبَى الله عَزَّ وَجلَّ، واللَّه ما كان لِي من عُذْرٍ، واللَّهِ مَا كُنْتُ قطُّ أَقْوَى وَلا أَيْسر مِنِّي حِينَ تَخلفْتُ عَنك قَالَ: فقالَ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَمَّا هذَا فقَدْ صَدَقَ، فَقُمْ حَتَّى يَقْضيَ اللَّهُ فيكَ» وسَارَ رِجَالٌ مِنْ بَنِي سَلمة فاتَّبعُوني، فقالُوا لِي: واللَّهِ مَا عَلِمْنَاكَ أَذنْبتَ ذَنْباً قبْل هذَا، لقَدْ عَجزتَ في أَن لا تَكُون اعتذَرْت إِلَى رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِمَا اعْتَذَرَ إِلَيهِ الْمُخَلَّفُون فقَدْ كَانَ كافِيَكَ ذنْبكَ اسْتِغفارُ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لَك. قَالَ: فوالله ما زَالُوا يُؤَنِّبُونني حتَّى أَرَدْت أَنْ أَرْجِعَ إِلى رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فأُكْذِب نفسْي، ثُمَّ قُلتُ لهُم: هَلْ لَقِيَ هَذا معي مِنْ

أحدٍ؟ قَالُوا: نَعَمْ لقِيَهُ معك رَجُلان قَالا مِثْلَ مَا قُلْتَ، وقيل لَهمَا مِثْلُ مَا قِيلَ لكَ، قَال قُلْتُ: مَن هُمَا؟ قالُوا: مُرارةُ بْنُ الرَّبِيع الْعَمْرِيُّ، وهِلال ابْن أُمیَّةَ الْوَاقِفِيُّ؟ قَالَ: فَذكَروا لِي رَجُلَيْنِ صَالِحَيْن قدْ شَهِدا بدْراً فِيهِمَا أُسْوَةٌ. قَالَ: فَمَضَيْت حِينَ ذَكَروهُمَا لِي. وَنَهَى رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عن كَلامِنَا أَيُّهَا الثلاثَةُ مِن بَين من تَخَلَّف عَنهُ، قالَ: فاجْتَنبَنَا النَّاس أوْ قَالَ: تَغَيَّرُوا لَنَا حَتَّى تَنَكَّرت لِي فِي نفسِي الأَرْضُ، فَمَا هيَ بالأَرْضِ التي أَعْرِفُ، فَلَبثْنَا عَلَى ذَلكَ خمْسِينَ ليْلَةً. فأَمَّا صَاحِبايَ فَاستَكَانَا وَقعَدَا فِي بُيُوتهِمَا يَبْكيَانِ وأَمَّا أَنَا فَكُنْتُ أَشَبَّ الْقَوْمِ وَأَجْلَدَهُمْ، فَكُنتُ أَخْرُج فَأَشهَدُ الصَّلاة مَعَ الْمُسلِمِينَ، وَأَطُوفُ فِي الأَسْوَاقِ ولَا يُكَلِّمُنِي أَحدٌ، وآتِي رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فأُسَلِّمُ عَلَيْهِ، وَهُو فِي مجْلِسِهِ بعدَ الصَّلاةِ، فَأَقُولُ فِي نفسِي: هَل حَرَّكَ شفتَيهِ بردِّ السَّلامِ أَم لاَ؟ ثُمَّ أُصلِّي قريباً مِنهُ وأُسَارِقُهُ النَّظَرَ، فَإِذَا أَقبَلتُ على صلاتِي نَظر إِلَيَّ، وإِذَا الْتَفَتُّ نَحْوَهُ أَعْرَضَ عَنِّي، حَتى إِذا طَال ذلكَ عَلَيَّ مِن جَفْوَةِ الْمُسْلمينَ مشَيْت حَتَّى تَسوَّرْت جدارَ حَائط أَبِي قَتَادَةَ وَهُوَا ابْن عَمِّي وأَحبُّ النَّاس إِلَيَّ، فَسلَّمْتُ عَلَيْهِ فواللَّهِ مَا رَدَّ عَلَيَّ السَّلامَ، فَقُلْت لَه: يا أَبَا قتادَة أَنْشُدك باللَّه هَلْ تَعْلَمُنِي أُحبُّ الله وَرَسُولَه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم؟ فَسكَتَ، فَعُدت فَنَاشَدتُه فَسكَتَ، فَعُدْت فَنَاشَدْته فَقَالَ: الله ورَسُولُه أَعْلَمُ. فَفَاضَتْ عَيْنَايَ، وَتَوَلَّيْتُ حَتَّى تَسَوَّرتُ الْجِدَارَفبَيْنَا أَنَا أَمْشِي فِي سُوقِ المدينةِ إِذَا نَبَطِيٌّ مِنْ نبطِ أَهْلِ الشَّام مِمَّنْ قَدِمَ بالطَّعَامِ يبِيعُهُ بالمدينةِ يَقُولُ: مَنْ يَدُلُّ عَلَى كعْبِ بْنِ مَالكٍ؟ فطَفِقَ النَّاسُ يشيرون له إِلَى حَتَّى جَاءَنِي فَدَفَعَ إِلَيّ كتَاباً مِنْ مَلِكِ غَسَّانَ، وكُنْتُ كَاتِباً. فَقَرَأْتُهُ فَإِذَا فيهِ: أَمَّا بَعْدُ فَإِنَّهُ قَدْ بلَغَنَا أَن صاحِبَكَ قدْ جَفاكَ، ولمْ يجْعلْك اللَّهُ بدَارِ هَوَانٍ وَلا مَضْيعَةٍ، فَالْحقْ بنا نُوَاسِك، فَقلْت حِين قرأْتُهَا: وَهَذِهِ أَيْضاً من الْبَلاءِ فَتَيمَّمْتُ بِهَا التَّنُّور فَسَجرْتُهَا حَتَّى إِذَا مَضَتْ أَرْبَعُون مِن الْخَمْسِينَ وَاسْتَلْبَثَ الْوَحْيُ إِذَا رسولِ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَأْتِينِي، فَقَالَ: إِنَّ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَأْمُرُكَ أَنْ تَعْتزِلَ امْرأَتك، فقُلْتُ: أُطَلِّقُهَا، أَمْ مَاذا أَفعَلُ؟ قَالَ: لا بَلْ اعتْزِلْهَا فلا تقربَنَّهَا، وَأَرْسلَ إِلى صَاحِبِيَّ بِمِثْلِ ذلِكَ. فَقُلْتُ لامْرأَتِي: الْحقِي بِأَهْلِكِ فَكُونِي عِنْدَهُمْ حَتَّى يَقْضِيَ اللَّهُ فِي هذَا الأَمر، فَجَاءَت امْرأَةُ هِلالِ بْنِ أُمَيَّةَ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقالتْ لَهُ: يا رسول الله إِنَّ هِلالَ بْنَ أُمَيَّةَ شَيْخٌ ضَائعٌ ليْسَ لَهُ خادِمٌ، فهلْ تَكْرُهُ أَنْ أَخْدُمهُ؟ قال: «لا، وَلَكِنْ لا يَقْربَنَّك" فَقَالَتْ: إِنَّهُ وَاللَّه مَا بِهِ مِنْ حَرَكةٍ إِلَى شَيءٍ، وَوَاللَّه ما زَالَ يَبْكِي مُنْذُ كَانَ مِنْ أَمْرِهِ مَا كَانَ إِلَى يَوْمِهِ هَذَا. فَقَال لِي بعْضُ أَهْلِي: لَو اسْتأْذنْت رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فِي امْرَأَتِك، فقَدْ أَذن لامْرأَةِ هِلالِ بْنِ أُمَيَّةَ أَنْ تَخْدُمَهُ؟ فقُلْتُ: لا أَسْتَأْذِنُ فِيهَا رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ومَا يُدْرِينِي مَاذا يَقُولُ رسولُ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذَا اسْتَأْذَنْتُهُ فِيهَا وَأَنَا رَجُلٌ شَابٌّ فلَبِثْتُ بِذلك عشْر ليالٍ، فَكَمُلَ لنَا خمْسُونَ لَيْلَةً مِنْ حينَ نُهي عَنْ كَلامنا. ثُمَّ صَلَّيْتُ صَلاَةَ الْفَجْرِ صباحَ خمْسينَ لَيْلَةً عَلَى ظهْرِ بَيْتٍ مِنْ بُيُوتِنَا، فَبينَا أَنَا جَالسٌ عَلَى الْحال التِي ذكَر اللَّهُ تعالَى مِنَّا، قَدْ ضَاقَتْ عَلَيَّ نَفْسِى وَضَاقَتْ عَليَّ الأَرضُ بمَا رَحُبَتْ، سَمِعْتُ صَوْتَ صَارِخٍ أَوفي عَلَى سَلْعٍ يَقُولُ بأَعْلَى صَوْتِهِ: يَا كَعْبُ بْنَ مَالِكٍ أَبْشِرْ، فخرَرْتُ سَاجِداً، وَعَرَفْتُ أَنَّهُ قَدْ جَاءَ فَرَجٌ فَآذَنَ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم النَّاس بِتوْبَةِ الله عَزَّ وَجَلَّ عَلَيْنَا حِين صَلَّى صَلاة الْفجْرِ

فذهَبَ النَّاسُ يُبَشِّرُوننا ، فذهَبَ قِبَلَ صَاحِبَيَّ مُبَشِّرُونَ ، وركض رَجُلٌ إِلَيَّ فرَساً وَسَعَى ساعٍ مِنْ أَسْلَمَ قِبَلِي وَأَوْفَى عَلَى الْجَبَلِ، وكَان الصَّوْتُ أَسْرَعَ مِنَ الْفَرَسِ، فلمَّا جَاءَنِي الَّذي سمِعْتُ صوْتَهُ يُبَشِّرُنِي نَزَعْتُ لَهُ ثَوْبَيَّ فَكَسَوْتُهُمَا إِيَّاهُ ببشارَته واللَّه ما أَمْلِكُ غَيْرَهُمَا يومَئذٍ ، وَاسْتَعَرْتُ ثَوْبَيْنِ فَلَبسْتُهُمَا وانْطَلَقتُ أَتَأَمَّمُ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَتَلَقَّانِي النَّاسُ فَوْجاً فَوْجاً يُهَنِّئُونني بِالتَّوْبَةِ وَيَقُولُون لِي : لِتَهْنِكَ تَوْبَةُ الله عَلَيْكَ، حتَّى دَخَلْتُ الْمَسْجِدَ فَإِذَا رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم جَالِسٌ حَوْلَهُ النَّاسُ، فَقَامَ طلْحَةُ بْنُ عُبَيْد الله رضي الله عنه يُهَرْوِل حَتَّى صَافَحَنِي وهَنَّأَنِي، واللَّه مَا قَامَ رَجُلٌ مِنَ الْمُهاجِرِينَ غَيْرُهُ، فَكَان كَعْبٌ لا يَنْساهَا لِطَلْحَة . قَالَ كَعْبٌ : فَلَمَّا سَلَّمْتُ عَلَى رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قال : وَهوَ يَبْرُقُ وَجْهُهُ مِنَ السُّرُور «أَبْشِرْ بِخَيْرِ يَوْمٍ مَرَّ عَلَيْكَ، مُذْ ولَدَتْكَ أُمُّكَ» فقُلْتُ : أَمِنْ عِنْدِكَ يَا رَسُولَ اللَّهِ أَم مِنْ عِنْد الله؟ قَالَ : «لاَ بَلْ مِنْ عِنْد الله عَزَ وجَلَّ» ، وكانَ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذَا سُرَّ اسْتَنَارَ وَجْهُهُ حتَّى كَأَنَّ وجْهَهُ قِطْعَةُ قَمر ، وكُنَّا نعْرِفُ ذَلِكَ مِنْهُ، فلَمَّا جلَسْتُ بَيْنَ يدَيْهِ قُلتُ : يَا رسول اللَّهِ إِنَّ مِنْ تَوْبَتِي أَنْ أَنْخَلِعَ مِن مَالِي صدَقَةً إِلَى اللَّهِ وإِلَى رَسُولِهِ . فَقَالَ رَسُول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم : «أَمْسِكْ عَلَيْكَ بَعْضَ مَالِكَ فَهُوَ خَيْر لَكَ» ، فَقُلْتُ إِنِّي أُمْسِكُ سَهْمِي الَّذي بِخيْبَر . وَقُلْتُ : يَا رَسُولَ الله إِن الله تَعَالَىَ إِنَّما أَنْجَانِي بالصدق، وَإِنْ مِنْ تَوْبَتِي أَن لا أُحدِّثَ إِلاَّ صِدْقاً ما بَقِيتُ، فوا لله ما علِمْتُ أحداً مِنَ المسلمين أَبْلاْهُ اللَّهُ تَعَالَى فِي صدْق الْحَديث مُنذُ ذَكَرْتُ ذَلكَ لِرسُولِ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَحْسَنَ مِمَّا أَبْلاَنِي اللَّهُ تَعَالَى ، وَاللَّهِ مَا تَعمّدْت كِذْبَةً مُنْذُ قُلْت ذَلِكَ لرَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِلَى يَوْمِي هَذَا ، وَإِنِّي لأَرْجُو أَنْ يَحْفَظنِي اللَّهُ تَعَالى فِيمَا بَقِي ، قَالَ : فَأَنْزَلَ اللَّهُ تَعَالَى : ﴿لَقَدْ تَابَ اللَّهُ عَلَى النَّبِيِّ وَالْمُهَاجِرِينَ وَالْأَنْصَارِ الَّذِينَ اتَّبَعُوهُ فِي سَاعَةِ الْعُسْرَةِ﴾ حَتَّى بَلَغَ : ﴿إِنَّهُ بِهِمْ رَؤُوفٌ رَحِيمٌ، وَعَلَى الثَّلاثَةِ الَّذِينَ خُلِّفُوا حَتَّى إِذَا ضَاقَتْ عَلَيْهِمُ الْأَرْضُ بِمَا رَحُبَتْ﴾ حتى بلغ : ﴿اتَّقُوا اللَّهَ وَكُونُوا مَعَ الصَّادِقِينَ﴾[1] .

قالَ كعْبٌ : واللَّهِ مَا أَنْعَمَ اللَّهُ عَلَيَّ مِنْ نِعْمَةٍ قَطُّ بَعْدَ إِذْ هَدانِي اللَّهُ لِلإِسْلام أَعْظمَ في نَفسِي مِنْ صِدْقِي رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَن لاَّ أَكُونَ كَذَبْتُهُ، فأهلكَ كَمَا هَلَكَ الَّذِينَ كَذَبُوا إن الله تَعالَى قَالَ لِلَّذِينَ كَذَبُوا حِينَ أَنزَلَ الْوَحْيَ شَرَّ مَا قَالَ لأحدٍ ، فَقَالَ اللَّهُ تَعَالَى : ﴿سَيَحْلِفُونَ بِاللَّهِ لَكُمْ إِذَا انْقَلَبْتُمْ إِلَيْهِمْ لِتُعْرِضُوا عَنْهُمْ فَأَعْرِضُوا عَنْهُمْ إِنَّهُمْ رِجْسٌ وَمَأْوَاهُمْ جَهَنَّمُ جَزَاءً بِمَا كَانُوا يَكْسِبُونَ . يَحْلِفُونَ لَكُمْ لِتَرْضَوْا عَنْهُمْ فَإِنْ تَرْضَوْا عَنْهُمْ فَإِنَّ اللَّهَ لا يَرْضَى عَنِ الْقَوْمِ الْفَاسِقِينَ﴾[2] .

قال كَعْبٌ : كنَّا خُلِّفْنَا أَيُّهَا الثَّلاَثَةُ عَنْ أَمْر أُولَئكَ الَّذِينَ قَبِلَ مِنْهُمْ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حِينَ حَلَفوا لَهُ، فبايعَهُمْ وَاسْتَغْفَرَ لَهُمْ، وأَرْجَأَ رَسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَمْرَنا حَتَّى قَضَى اللَّهُ تَعَالَى فِيهِ بِذَلِكَ، قَالَ اللَّه تَعالَى : ﴿وَعَلَى الثَّلاثَةِ الَّذِينَ خُلِّفُوا﴾ وليْسَ الَّذي ذَكَرَ مِمَّا خُلِّفنا تَخَلُّفُنا عَن الغزو ، وَإِنَّمَا هُوَ تَخْلِيفهُ

[1] سۈرە تەۋبە 117 ـــ 119 ئايەتكىچە.
[2] سۈرە تەۋبە 95 ـــ 96 ـ ئايەتلەر.

إِيَّانَا وإرجاؤُهُ أَمْرَنَا عَمَّنْ حَلَفَ لَهُ واعْتَذَرَ إِلَيْهِ فَقَبِلَ مِنْهُ. مُتَّفَقٌ عليه. وفي رواية «أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم خَرَجَ في غَزْوةِ تَبُوك يَوْمَ الخميسِ، وَكَان يُحِبُّ أَنْ يَخْرُجَ يَوْمَ الخميس» وفي رِوَايَةٍ: «وَكَانَ لاَ يَقدُمُ مِنْ سَفَرٍ إِلاَّ نهَاراً في الضُّحَى. فَإِذَا قَدِم بَدَأَ بالْمسجدِ فصلَّى فِيهِ ركْعتيْنِ ثُمَّ جَلَس فِيهِ».

**21/9** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى كەئب ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ كۆزى كۆرمەس بولۇپ قالغاندا بۇ زات ئۇنىڭ بالىلىرىنىڭ ئىچىدىن كەئبنى يېتىلەپ يۈرىدىغان بالىسى ئىدى. بۇ زات مۇنداق دىدى: مەن كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ تەبۇك ئۇرۇشىدا ئۇرۇشقا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە چىقمىغانلىق توغرىسىدىكى ھەدىسنى سۆزلەپ بەرگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. كەئب مۇنداق دەيدۇ: مەن بەدرى ئۇرۇشىنى ھىسابقا ئالمىغاندا تەبۇك ئۇرۇشىدىن باشقا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىلغان ئۇرۇشلارنىڭ ھەممىسىگە چىققان ئىدىم. بەدرى ئۇرۇشىغا چىقمىغانلار ئەيىبلەنمىگەن ئىدى. چۈنكى، بەدرى ئۇرۇشىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىدىن چىققاندا مۇسۇلمانلارنىڭ مەقسىتى قۇرەيش كارۋىنىنى توسۇش ئىدى. ئويلىمىغان يەردىن الله مۇسۇلمانلار بىلەن دۈشمەنلەرنى كۆزلىمىگەن بىر جايدا ئۇچراشتۇرۇپ قويدى. بىز ئەقەبە كېچىسى ئىسلام دىنىنى قوغداش ئۈچۈن ئەھدە قىلىشقان ۋاقتىمىزدا مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ئىدىم . گەرچە خەلق ئارىسىدا بەدرى ئۇرۇشى مەشھۇر بولسىمۇ لېكىن مەن شۇ ئەقەبە كېچىسىنى بەدرى ئۇرۇشىدىن تۆۋەن چاغلىمايمەن. تەبۇك ئۇرۇشىدا مېنىڭ ئۇرۇشقا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە چىقماي قېلىشىمنىڭ سەۋەبى شۇكى: بۇ ئۇرۇش بولغان ۋاقىتتا مەن قول ئىلكىمدە بار كىشى ئىدىم. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بۇ ئۇرۇشتىن ئىلگىرى مەن ھېچقانداق ئۇرۇشقا ئىككى بۇلاق تەييارلىغان ئەمەس، تەبۇك ئۇرۇشىغا بولسا ئىككى ئۇلاغ تەييارلىغان ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچان بىر ئۇرۇشنى ئىرادە قىلسا، باشقا بىر ئۇرۇشنى ئېلان قىلىپ قىلماقچى بولغان ئۇرۇشنى مەخپي تۇتاتتى. بۇ قېتىم بارىدىغان جاينى ئوچۇق ئېلان قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئۇرۇشقا ناھايىتى ئىسسىق ۋاقىتتا يۈرۈش قىلدى. سەپەر ئۇزۇن بولۇپ، يولدا چوڭ باياۋان بار ئىدى، دۈشمەنمۇ كۆپ ئىدى. شۇڭا مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇرۇشقا پۇختا تەييارلىق قىلىش ئۈچۈن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇرۇشقا چىقىدىغان مۇسۇلمانلار كۆپ بولغاچقا ئۇلارنىڭ سانىنى ئېلىپ بولۇش ناھايىتى تەس ئىدى.

قېلىپ قالماقچى ئاز ساندىكى بولغان كىشىلەرمۇ: الله دىن ۋەھيي كېلىپلا قالمىسا ئۇرۇشقا چىقمىغىنىم بىلىنمەيدىغۇ، دەپ ئويلايتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئۇرۇشقا يۈرۈش قىلغاندا مېۋىلەر تازا پىشىپ ۋايىغا يەتكەن، سايىلار تاشلانغان ۋاقىت ئىدى. شۇڭلاشقا مېنىڭ مەيلىم ئۇنىڭغا تارتىپ تۇراتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ساھابىلار تەييارلىققا كىرىشىپ كەتتى. مەنمۇ ھەر ئەتىگىنى تەييارلىق قىلاي دەيتتىم، تەييارلىق قىلالماي قايتىپ كېلەتتىم كۆڭلۈمدە: تەييارلىق قىلاي دىسەم ماڭا ئاسانغۇ، دەپ ئويلايتتىم. مەن شۇ خىيالدا ئۆتتۈەردىم. كىشىلەرنىڭ تەييارلىقى رەسمى پۈتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى سەھەردە مۇسۇلمانلار بىلەن سەپەرگە ئاتلاندى. مەن: بولسام ھېچبىر تەييارلىقسىز ئىدىم. شۇ سەھەردە قايتىپ كېلىپمۇ ھېچبىر تەييارلىق قىلمىدىم. مەن: كەيىندىن يېتىشىۋالىمەن، دىگەن خىيالدا يۈرۈۋەردىم. كىشىلەر يولغا چىقىپ يىراقلاپ كەتتى. ھەتتا غازاتمۇ ئاخىرلاشتى.

مەن: سەپەرگە ئاتلىنىپ ئۇلارنى تېپىۋالاي دېگەن خىيالغىمۇ كەلدىم. شۇنداق قىلغان بولسامچۇ كاشكى، بۇ ماڭا نېسىپ بولمىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەتكەندىن كېيىن كوچىلارغا چىقسام كۆڭلۈم يېرىم بولۇپ قالاتتى. چۈنكى مەن كوچىلاردا مۇناپىقلارنى ياكى جىھادقا چىقىشقا پۈتۈنلەي ئاجىز كەلگەن كىشىلەردىن باشقا ئۆزەمنىڭ چىقمىغانلىقىغا ئۆلگە بولغۇدەك بىرەر كىشىنى ئۇچراتمىدىم.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەبۇكقا يېتىپ بارغىچە مېنى ئېسىگە ئالماپتۇ. تەبۇكقا بارغاندىن كېيىن دەم ئېلىش ئۈچۈن ئولتۇرغىنىدا: «كەئب ئىبنى مالىكقا نېمە بولدى؟» دەپ سوراپتۇ. بەنى سەلەمە جەمەتىدىن بولغان بىر كىشى ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى ! كەئبنى تونىنى كىيىپ (ئۆزىدىن پەخىرلىنىپ) ئىككى يانغا بېقىشلىرى (ئۆزىدىن پەخىرلىنىپ) ئۇنى ئۇرۇشقا كەلگىلى قويمىغاندۇ، دەپتۇ.

مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: بۇرادەر! سەن يامان سۆز قىلدىڭ. ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بىز كەئبنىڭ پەقەت ياخشى ئادەم ئىكەنلىكىنىلا بىلىمىز، دەپتۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام گەپ قىلماپتۇ شۇ چاغدا، يىراقتىكى توپا چاڭ ئارىسىدىن ئاق تونلۇق بىر كىشى كۆرۈنۈپتۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: سەن، ئەبۇخەيسەمە بولۇپ قالغىدىڭ، دەپتۇ. دەرۋەقە، ئۇ ئادەم ئەبۇخەيسەمە ئەنسارى بولۇپ چىقىپتۇ. بۇ، ھېلىقى بىر سا[1] خورمىنى سەدىقە بەرسە، مۇناپىقلار زاڭلىق قىلىشقان كىشى ئىدى.

كەئب ئېيتتى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەبۇكتىن قايتىپ كەلمەكچى بولغانلىقىنى ئاڭلاپ (مېنىڭ) غېمىم باشلاندى. مەن يالغاننى ئويلاشقا باشلىدىم. كۆڭلۈمدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ غەزىپىدىن قانداق قۇتۇلۇشنى ئويلايتتىم. بۇنىڭ ئۈچۈن ئائىلەمدىكىلەردىنمۇ پىكىر ئېلىپ باقتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قايتىپ كېلىۋاتقانلىقى خەۋىرى يەتكەندە، ئۇنىڭدىن ھەر قانداق يالغانچىلىق بىلەن قۇتۇلالمايدىغانلىقىمنى چۈشىنىپ، يەتتىم. ئاخىرىدا راست سۆزلەش نىيىتىگە كەلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە رەسمىي يېتىپ كەلدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر قانداق بىر سەپەردىن قايتىپ كەلسە، ئالدى بىلەن مەسچىتكە كىرىپ ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇپ، ئاندىن كىشىلەر بىلەن كۆرۈشۈش ئۈچۈن ئولتۇراتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن، ئۇرۇشقا چىقمىغانلار قەسەمىيادلار بىلەن ئۆزرىلىرىنى بايان قىلىشقا باشلىدى. ئۇلارنىڭ سانى 80 نەچچە ئادەم ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ كۆرسەتكەن ئۆزرىلىرىنى قوبۇل قىلدى، بەيئەتلىرىنى ئالدى ۋە ئۇلارغا مەغپىرەت تىلىدى. لېكىن ئۇلارنىڭ سىرلىرىنى الله غا قويدى. شۇ قاتاردا مەنمۇ كېلىپ، ئۇنىڭغا سالام بەردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاچچىقلانغان ئادەمنىڭ كۈلكىسىدەك كۈلۈمسىرەپ قويدى، ئاندىن «كەل» دېدى.

مەن ئاستا كېلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدا ئولتۇردۇم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «سېنى ئۇرۇشتىن نېمە توسۇپ قويدى؟ سەن ئۇرۇش ئۈچۈن ئۇلاغ سېتىۋالغان ئەمەسمىدىڭ؟» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، ئەگەر دۇنيا ئەھلىدىن سەندىن باشقا بىرەر كىشىنىڭ ئالدىدا ئولتۇرغان بولسام، ئۇنىڭ غەزىپىدىن بىرەر باھانە بىلەن ئۆتۈپ كېتەلەيتتىم. مەندە بۇنچىلىك سۆز ئىقتىدارى بار. لېكىن مەن بۈگۈن سېنى رازى قىلىدىغان بىر يالغاننى سۆزلىگىنىم بىلەن، پات ئارىدا الله ۋەھيي ئارقىلىق سېنى ماڭا غەزەپلەندۈرىدۇ . ئەگەر ساڭا راست

---

[1] بىر "سا" 2.75 كىلوگىرامغا تەڭ.

سۆزلىسەم، مەندىن خاپا بولىسەن. (ھەقىقەتەن) مەن راست سۆزۈم بىلەن الله تائالادىن كېلىدىغان ياخشى ئاقىۋەتنى ئۈمىد قىلىمەن. الله نىڭ نامى بىلەن ئېيتايكى، مېنىڭ ئۆزرۈمدا چىقماسلىقىقا ھېچقانداق ئۆزرەم يوق ئىدى. مەن سەن بىلەن ئۇرۇشقا چىقمىغان چېغىمدىكىدىنمۇ كۈچلۈك ھەم ئىقتىدارلىق بولۇپ باققان ئەمەس ئىدىم، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ ئادەم ھەقىقەتەن راست سۆزلىدى. سەن تاكى الله سەن توغرۇلۇق ھۆكۈم چىقارغىچە كۈتۈپ تۇرغىن» دېدى.

مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدىن قايتىپ چىقتىم. بەنى سەلەمەدىن بولغان بىر مۇنچە كىشىلەر ماڭا ئەگىشىۋېلىپ: سېنى بۇندىن ئىلگىرى بۇنداق گۇناھ ئۆتكۈزمىگەن دەپ قارايمىز، سەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا باشقىلار ئۆزرە ئېيتقاندەك، ئۆزرە ئېيتىشقىمۇ ئاجىزلىق قىلدىڭ. ئۆزرە ئېيتقان بولساڭ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سەن ئۈچۈن تىلىگەن سېنىڭ گۇناھىڭغا مەغپىرەتتى كۇپايە قىلاتتى ئەمەسمۇ؟ دېيىشتى.

ئۇلار مېنى ئەيىبلەۋەرگەچكە، (ھەتتا) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بېرىپ يالغان ئېيتىشقا تاسلا قالدىم، ئاندىن مەن ئۇلارغا: ماڭا ئوخشاش (مەندىن باشقا) مۇشۇنداق ئەھۋالغا يولۇققان بىرى بارمۇ؟ دېدىم.

ئۇلار: ھەئە، سەندىن باشقا (ساڭا ئوخشاش) يەنە ئىككى كىشى بار. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساڭا ئېيتقان سۆزلەرنى ئۇلارغىمۇ ئېيتتى، دېدى. مەن: ئۇلار كىم؟ دەپ سورىدىم. ئۇلار: مۇرارە ئىبنى رەبىئۇلئەمرى بىلەن ھىلال ئىبنى ئۇمەييە ۋاقىفى، دېدى.

بۇ ئىككى ئادەم، بەدرى ئۇرۇشقا قاتناشقان، ئۇلۇغلۇق، ياخشى كىشىلەر ئىدى، بۇنى ئاڭلاپ ئىلگىرى قىلغان راست سۆزۈمدە تۇرىۋەردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرنى جەڭگە چىقمىغانلارنىڭ ئارىسىدىن پەقەت بىز ئۈچەيلەن بىلەن سۆزلىشىشتىن چەكلىدى. شۇنىڭ بىلەن كىشىلەر بىزدىن يىراقلاشتى ۋە ياكى بىزگە باشقىچە مۇئامىلىدە بولدى. ھەتتا زېمىن ماڭا بۇرۇن تونۇشلۇق بولغان زېمىن ئەمەستەك (يات) تۇيۇلدى. بىز مۇشۇ ئەھۋالدا 50 كۈننى ئۆتكۈزدۇق. مېنىڭ ئىككى بۇرادىرىم ئۆيلىرىگە بېكىنىۋېلىپ، يىغلىشىپ ئولتۇرۇشتى. ئەمما مەن بولسام ئۇ ئىككىسىدىن ياشراق، غەيرەتلىكرەك ئىدىم. مەن سىرتلارغا چىقاتتىم، نامازغا مەسچىتلەرگە باراتتىم، كوچىلاردا ئايلىنىپ يۈرەتتىم. لېكىن كىشىلەر ماڭا گەپ قىلمايتتى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىپ نامازنى ئوقۇپ بولغان چاغدا ئۇنىڭغا سالام قىلاتتىم ۋە مەن ئىچىمدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سالام قايتۇرۇش ئۈچۈن لەۋلىرىنى مىدىرلىتامدۇ ـ يوق، دەپ ئويلايتتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يېقىن يەردە ناماز ئوقۇيتتۇم ۋە ئۇنىڭغا ئوغرىلىقچە قارايتتىم. مەن نامازغا تۇرسام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا قارايتتى. مەن ئۇ تەرەپكە قارىسام يۈزىنى مەندىن بۇرىۋالاتتى. مۇسۇلمانلارنىڭ ماڭا بولغان سوغۇق مۇئامىلىسى داۋاملىشىۋاتقان ۋاقىتدا، مەن كىشىلەرنىڭ ئىچىدىكى ماڭا ئەڭ يېقىن بولغان، تاغامنىڭ ئوغلى ئەبى قەتادەنىڭ بېغىنىڭ تېمىدىن ئارتىلىپ چۈشتۈم. ئۇنىڭغا سالام بەرسەم، ئۇ سالام قايتۇرمىدى. مەن ئۇنىڭغا: ئى ئەبۇقەتادە! الله نىڭ نامى بىلەن سورايكى، سەن مېنىڭ الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىنى قانچىلىك ياخشى كۆرىدىغانلىقىمنى بىلەمسەن؟ دېدىم. ئۇ گەپ قىلمىدى. مەن يەنە سورىدىم، ئۇ يەنە گەپ قىلمىدى. مەن يەنە قايتا ئۆتۈنۈپ سورىۋىدىم. ئۇ: الله ۋە الله نىڭ پەيغەمبىرى بىلگۈچىدۇر، دېدى.

شۇنىڭ بىلەن كۆزلىرىمدىن ياش قۇيۇلدى، مەن تامدىن ئارتىلىپ قايتىپ، چىقتىم. مەدىنە بازىرىدا مېڭىپ يۈرسەم، مەدىنىگە ئاشلىق ساتقىلى كىرگەن شام دېھقانلىرىدىن بىرى: كىم ماڭا كەئب ئىبنى مالىكنى كۆرسىتىپ قويىدۇ؟ دېۋىدى. كىشىلەر مېنى كۆرسىتىپ ئىشارەت قىلغىلى تۇردى. ئۇ كېلىپ غەسسان پادىشاھىنىڭ بىر پارچە خېتىنى ماڭا بەردى. مەن خەت يېزىشنى ھەم ئوقۇشنى بىلەتتىم. خەتتە مۇنداق يېزىلغان ئىكەن: «مەقسەتكە كەلسەك، بىزگە سېنىڭ بۇرادىرىڭنىڭ ساڭا باشقىچە مۇئامىلىدە بولغانلىقى ھەققىدىكى خەۋىرى يەتتى. الله سېنى خار زېمىندا قەدىرسىز ياشاشقا مەجبۇرلىغان ئەمەس، بىزگە قوشۇلغىن بىز ساڭا ياخشىلىق قىلىمىز" خەتنى ئوقۇپ بولۇپ، بۇمۇ بىر سىناق بولسا كېرەك دەپ ئويلىدىم. شۇنىڭ بىلەن خەتنى تونۇرغا سېلىپ كۆيدۈرىۋەتتىم.

ھەتتا بىز الله تائالانىڭ ھۆكمىنى كۈتكىلى 40 بولغان بولسىمۇ بىزنىڭ ھەققىمىزدە ۋەھيي چۈشمىدى. شۇ كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەلچىسى كېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سېنى ئاياللىڭدىن ئايرىلىپ تۇرسۇن دەيدۇ، دېدى. مەن ئۇنىڭغا: تالاق قىلامدىكەنمەن ياكى قانداق قىلىدىكەنمەن؟ دېدىم. ئەلچى: ياق، ئۇنىڭدىن ئايرىلىپ تۇرغىن، ئۇنىڭغا يېقىنلاشمىغىن، دېدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنىڭ ئىككى ھەمراھىمغىمۇ مۇشۇ يوسۇندا ئەلچى ئەۋەتىپتۇ. مەن ئايالىمغا: مۇشۇ ئىش توغرىسىدا الله ھۆكۈم چىقارغىچە سەن ئۆيىڭگە بېرىپ تۇرغىن، دېدىم.

ھىلال ئىبنى ئۇمەييەنىڭ ئايالى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ھىلال ئىبنى ئۇمەييە بولسا ئاجىز، قېرى كىشى، ئۇنىڭ ئۈستىگە خىزمەتچىسىمۇ يوق. مەن ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلسام خاپا بولامسەن؟ دەپتۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق، لېكىن ئۇ سىزگە يېقىنلاشمىسۇن» دەپتۇ. ئۇ ئايال: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇنىڭ ھېچ قانداق نەرسىگە رايى يوقتۇر. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، ئۇ مۇشۇ ۋەقە يۈز بەرگەندىن تا بۈگۈنگە قەدەر يىغلاپلا كېلىۋاتىدۇ، دەپتۇ.

مېنىڭ ئائىلەمدىكىلەردىنمۇ بەزىلىرى: سەنمۇ ئايالىڭ توغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رۇخسەت سوراپ باقساڭ بولمامدۇ؟ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، ھىلال ئىبنى ئۇمەييەنىڭ ئايالىغا ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلىشقا رۇخسەت قىلىپتىغۇ؟ دېيىشتى. مەن: بۇ توغرۇلۇق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئىزىن سورىمايمەن. مەن ياش تۇرۇقلۇق بۇ توغرىدا ئىزىن سورىسام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نېمە دەپ قالىدۇ؟ دېدىم.

شۇ ھالەتتە يەنە ئون كۈن ئۆتتى. شۇنداق قىلىپ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى سۆزلىشىشتىن چەكلىگەندىن تارتىپ تولۇق 50 كۈن تاماملاندى. 50 ـ كۈنى سەھەردە بامدات نامىزىنى ئۆيۈمنىڭ ئۆگزىسىدە ئوقۇدۇم. شۇ چاغدا، مەن الله تائالا بىز توغرۇلۇق قۇرئاندا تىلغا ئالغىنىدەك نەپسىم سىقىلىپ، زېمىن ماڭا تار كەلگەندەك ھالەتتە ئولتۇراتتىم. تۇيۇقسىز بىرسىنىڭ سەلئى دېگەن تاغ ئۈستىگە چىقىۋېلىپ، يۇقىرى ئاۋاز بىلەن: ئى كەئب ئىبنى مالىك! خۇش بېشارەت ئالغىن، دەپ ۋاقىرىغىنىنى ئاڭلىدىم. شۇئان سەجدىگە باش قويدۇم. ئازادىلىكنىڭ كەلگەنلىكىنى بىلدىم. ئەسلىدە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام الله نىڭ بىزگە تەۋبە ئاتا قىلغانلىقىنى بامدات نامىزىدا كىشىلەرگە ئېلان قىپتۇ. شۇنىڭ بىلەن كىشىلەر بىزگە خۇش بېشارەت بېرىشكە مېڭىپتۇ. مېنىڭ ئىككى بۇرادىرىمگىمۇ كىشىلەر خەۋەر قىلغىلى كېتىپتۇ. ئەسلەم قەبىلىسىدىن بىر كىشى مەن تەرەپكە ئات چاپتۇرۇپ مېڭىپتۇ. ئاۋاز ئاتتىنمۇ تېز بولغاچقا، ئۇ تاغقا چىقىپ ۋاقىراپتۇ. ماڭا خۇش بېشارەت بەرگەن ئادەم يېنىمغا

كەلگەندە، ئۇنىڭ بەرگەن خۇش بېشارىتى ئۈچۈن ئۇچامدىكى ئىككى كىيىمنى ئۇنىڭغا كىيدۈرۈپ قويدۇم. اللّٰه نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بۇ كۈنلەردە مېنىڭ قولۇمدا بۇ ئىككى كىيىمدىن باشقا بىر نەرسە يوق ئىدى. مەن يەنە ئىككى كىيىمنى ئارىيەتكە ئېلىپ كىيىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا چاپتىم. يول بويى كىشىلەر ماڭا توپ ـ توپ ئۇچرىشىپ، ماڭا تەۋبە ئاتا قىلىنغانلىقنى تەبرىكلىشىپ اللّٰه نىڭ ساڭا ئاتا قىلغان تەۋبىسى، مۇبارەك بولغاي! دېيىشتى.

مەن مەسچىتكە كىرسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇنىڭ ئەتراپىدا نۇرغۇن كىشىلەر ئولتۇرغان ئىكەن، تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللا ئورنىدىن تۇرۇپ، يۈگۈرۈپ كەلگىنىچە مەن بىلەن قول ئېلىشىپ كۆرۈشۈپ، مۇبارەكلىدى. اللّٰه نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مۇھاجىرلارنىڭ ئىچىدىن تەلھە دىن باشقىسى ئورنىدىن تۇرمىدى. مەن تەلھە نىڭ قىلغىنىنى ھەرگىز ئۇنتالمايمەن.

مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سالام بېرىۋىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇشاللانغانلىقىدىن يۈزلىرى نۇرلانغان ھالدا: «سەن ئاناڭدىن تۇغۇلغاندىن تارتىپ ئۆتكەن كۈنلىرىڭنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ خۇشاللىق بىر كۈندىن خۇش بېشارەت ئالغىن» دېدى. مەن: ئى اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرى! بۇ بېشارەت سەن تەرەپتىنمۇ اللّٰه تەرىپىدىنمۇ؟ دېدىم.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ اللّٰه تائالا تەرىپىدىندۇر» دېدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر قاچان خۇشال بولسا يۈزلىرى نۇرلىنىپ گوياكى تولۇن ئايدەك بولۇپ كېتىدىغانلىقىنى بىز بىلەتتۇق. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدا ئولتۇرۇپ: ئى اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرى! تەۋبە قوبۇل بولغانلىقى ئۈچۈن مېنىڭ بارلىق نەرسىلىرىم اللّٰه ۋە اللّٰه نىڭ رەسۇلى ئۈچۈن سەدىقە بولسۇن، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىر قىسىم ماللىرىڭنى ئۆزەڭگە قالدۇرۇپ قويغىنىڭ ياخشى» دېدى. مەن: خەيبەردىكى نېسىۋەمنى قالدۇرۇپ قوياي، دېدىم. مەن يەنە: ئى اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرى! اللّٰه مېنى راستچىللىقىم بىلەن نىجاتلىققا ئېرىشتۈردى. ھاياتلا بولسام راست سۆزلەش، مېنىڭ تەۋبەمنىڭ قاتارىدىن بولغاي، دېدىم.

اللّٰه نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن بۇ گەپنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دېگەندىن باشلاپ بۈگۈنگە قەدەر اللّٰه تائالانىڭ بىر كىشىنى راستچىللىقتا مېنى سىنىغاندىن ياخشىراق سىنىغانلىقىنى بىلمەيمەن، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا شۇ سۆزنى قىلغاندىن كېيىن تا ھازىرغىچە بىرەر يالغاننى ئويلاپمۇ باقمىدىم. بۇنىڭدىن كېيىنمۇ اللّٰه نىڭ مېنى يالغاندىن ساقلىشىنى تىلەيمەن.

اللّٰه تائالا بۇ ئايەتلەرنىڭ بىزنىڭ ھەققىمىزدە نازىل قىلدى: ﴿اللّٰه ھەقىقەتەن پەيغەمبەرنىڭ ۋە ئۇنىڭغا قىيىنچىلىق پەيتىدە ئەگەشكەن مۇھاجىرلار ۋە ئەنسارىلارنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلدى. (ئەينى زاماندا) ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ دىللىرى ھەقتىن بۇرۇلۇپ كېتىشكە تاس قالغاندىن كېيىن، اللّٰه ئۇلارنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلدى. اللّٰه ئۇلارغا تولىمۇ مەرھەمەتلىك، ناھايىتى مېھرىباندۇر. جىھادقا چىقمىغان ئۈچ كىشىنىڭ تەۋبىسىنىمۇ اللّٰه قوبۇل قىلدى. شۇنچە كەڭ زېمىن ئۇلارغا تار تۇيۇلغان، ئۇلارنىڭ جانلىرى سىقىلغان، ئۇلار اللّٰه غا تەۋبە قىلماي تۇرۇپ اللّٰه نىڭ غەزىپىدىن قۇتۇلۇش مۇمكىن ئەمەسلىكىگە ئىشەنگەن ئىدى. ئاندىن ئۇلارنىڭ تەۋبە قىلغۇچىلاردىن بولۇشى ئۈچۈن،

اللە ئۇلارنى تەۋبىگە مۇۋەپپەق قىلدى. اللە تەۋبىنى بەكمۇ قوبۇل قىلغۇچىدۇر. (بەندىلەرگە) ناھايىتى مېھرىباندۇر. ئى مۆمىنلەر! اللە دىن قورقۇڭلار، راستچىللار بىلەن بىللە بولۇڭلار﴾[1].

كەئب مۇنداق دەيدۇ: اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، اللە تائالا ماڭا مېنى ئىسلامغا باشلىغاندىن كېيىن، ئۆز كۆڭلۈمدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يالغان ئېيتمايمەن، دەپ راستچىل بولغىنىمدىنمۇ ئارتۇق نېمەت بەرمىدى، دەپ ئويلىدىم. ئۇنداق بولمىغاندا باشقا يالغانچىلار ھالاك بولغاندەك ھالاك بولۇپ كېتەتتىم.

اللە ۋەھيى چۈشۈرگەن چاغدا، يالغان ئېيتقانلارغا ھېچ كىشىگە دەپ باقمىغان يامان سۆزنى دېدى. اللە تائالا مۇنداق دېگەن ئىدى: ﴿ئۇلار (يەنى مۇناپىقلار) نىڭ يېنىغا قايتىپ بارغىنىڭلاردا ئۇلار سىلەرنىڭ ئۇلارنى ئەيىپلىمەسلىكىڭلار ئۈچۈن (يالغان ئۆزرىلەر بايان قىلىپ) اللە بىلەن قەسەم قىلىدۇ. ئۇلاردىن يۈز ئۆرۈڭلار يەنى ئۇلار بىلەن سۆزلەشمەڭلار ۋە سالاملاشماڭلار) ئۇلار ھەقىقەتەن نىجىستۇر. قىلمىشلىرىنىڭ جازاسى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ بارىدىغان جايى جەھەننەمدۇر. سىلەرنىڭ رازىلىقىڭلارغا ئېرىشىش ئۈچۈن ئۇلار سىلەرگە قەسەم ئىچىپ بېرىدۇ. سىلەر ئۇلاردىن رازى بولساڭلار (بۇ ئۇلارغا پايدا بەرمەيدۇ)، چۈنكى اللە پاسىق قەۋمدىن رازى بولمايدۇ﴾[2].

كەئب مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇرۇشقا چىقماي قالغانلارنىڭ قەسەم ئىچىپ تۇرۇپ ئېيتقان ئۆزرىسى ۋە بەيئىتىنى قوبۇل قىلىپ، ئۇلارغا مەغپىرەت تەلەپ قىلغاندا، بىز (ئۈچ كىشىنى) ئۇلارنىڭ قاتارىدىن قالدۇرۇپ قويغان ئىدى.

اللە مۇنداق دېدى: ﴿كېچىككەن ئۈچ كىشى﴾ بۇ ئايەتتە دېيىلمۇاتقان قېلىپ قېلىش ھەرگىز بىزنىڭ غازاتتىن قالغانلىقىمىز ئەمەس، بەلكى ئۇ، اللە نىڭ قالدۇرۇشى ۋە اللە نىڭ بىزنىڭ ئىشىمىزنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قەسەم ئىچىپ ئۆزرە ئېيتقان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزرىلىرىنى قوبۇل قىلغان كىشىلەردىن قالدۇرۇپ قويۇشى ئىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس].

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەبۇك ئۇرۇشىغا پەيشەنبە كۈنى چىقتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەيشەنبە كۈنى ئۇرۇشقا چىقىشنى ياخشى كۆرەتتى.

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپەردىن ھەر قاچان كۈندۈزى چاشكا ۋاقتىدا قايتىپ كېلەتتى. كەلگەندىمۇ ئالدى بىلەن مەسچىتكە كىرىپ ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى، ئاندىن مەسچىتتە ئولتۇراتتى.

22/10 ـ وَعَنْ أَبي نُجَيْد ـ بِضَمِ النُّونِ وَفَتْحِ الْجيمِ عِمْرانَ بْنِ الحُصيْنِ الخُزاعيِّ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا أَنَّ امْرأَةً مِنْ جُهينةَ أَتَت رَسُولَ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَهِيَ حُبْلَى مِنَ الزِّنَا، فقَالَتْ: يَا رسول الله أَصَبْتُ حَدّاً فأَقِمْهُ عَلَيَّ، فَدَعَا نَبِيُّ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَلِيَّهَا فَقَالَ: «أَحْسِنْ إِلَيْهَا، فَإِذَا وَضَعَتْ فَأْتِنِي» فَفَعَلَ فَأَمَرَ بِهَا نَبِيُّ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَشُدَّتْ عَلَيْهَا ثِيَابُها، ثُمَّ أَمَرَ بِهَا فرُجِمتْ، ثُمَّ صلَّى عَلَيْهَا. فَقَالَ لَهُ عُمَرُ: تُصَلِّي عَلَيْهَا يَا رَسُولَ اللَّهِ وَقَدْ زَنَتْ، قَالَ: «لَقَدْ تَابَتْ تَوْبَةً لَوْ قُسِمَتْ بَيْنَ سبْعِينَ مِنْ أَهْلِ المدِينَةِ لوسعتهُمْ وَهَلْ وَجَدْتَ أَفْضَلَ مِنْ أَنْ جَادَتْ بِنفْسهَا للَّهِ عَزَّ وجَل؟» رواه مسلم.

[1] سۈرە تەۋبە 117 ـــ 119 ـ ئايەتكىچە.
[2] سۈرە تەۋبە 95 ـــ 96 ـ ئايەتلەر.

22/10 ـ ئەبۇنۇجەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، جۇھەينە قەبىلىسىدىن بىر ئايال رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا كەلدى. ئۇ ئايال زىنادىن قورساق كۆتۈرگەن ئىدى. ئۇ ئايال: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا جازا لايىق بولۇپ قالدى. ئۇنى قىلغىن، دېدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئايالنىڭ يېقىنلىرىنى چاقىرىپ: ئۇنىڭغا ياخشىلىق قىلىڭلار، ئۇ بالىسىنى تۇغۇپ بولغاندا ئۇنى قېشىمغا ئېلىپ كېلىڭلار، دېدى.

ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇيرۇقى بويىچە قىلدى. ئۇ ئايال بالىسىنى يەڭگىپ بولغاندىن كېيىن كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئايالنى ئۇز كىيىمىگە چىڭ يۆگىلىشكە بۇيرۇدى، ئاندىن ئۇ ئايال چالما ـ كېسەك قىلىنىشقا بۇيرۇلدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ نامىزىنى چۈشۈردى.

ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى ! زىنا قىلغان ئايالنىڭ نامىزىنى چۈشۈرەمسەن؟ دېدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ھەقىقەتەن ئۇ ئايال شۇنداق تەۋبە قىلدىكى، ئەگەر ئۇنىڭ تەۋبىسى مەدىنە خەلقىدىن 70 ئادەمگە تەقسىم قىلىنسا، ئۇلارغا يېتىپ ئاشاتتى. ئۆز جېنىنى الله تائالاغا ئاتىغان كىشىدىنمۇ ئەۋزەل كىشىنى تاپالامسەن؟ دېدى. [مۇسلىمدىن]

23/11 ـ وَعَنِ ابْنِ عَبَّاس وأنس بن مالك رَضِي الله عنْهُم أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «لَوْ أَنَّ لابْنِ آدَمَ وَادِياً مِنْ ذَهَبٍ أَحَبَّ أَنْ يَكُونَ لَهُ وادِيانِ، وَلَنْ يَمْلأَ فَاهُ إِلاَّ التُّرَابُ، وَيَتُوب اللَّهُ عَلَى مَنْ تَابَ» مُتَّفَقٌ عَليْهِ.

23/11 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس ۋە ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر ئادەم بالىسىنىڭ بىر جىلغا ئالتۇنى بولسا، ئۇ يەنە بىر جىلغا ئالتۇنى بولۇشىنى ئارزۇ قىلىدۇ. پەقەت ئادەمنىڭ ئاغزىنى تۇپىلا تۇشقۇزىدۇ. كىمكى تەۋبە قىلسا ئۇنى الله قوبۇل قىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

24/12 ـ وَعَنْ أبي هريرة رَضِي اللَّهُ عَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «يَضْحكُ اللَّهُ سبْحَانُه وتَعَالَى إِلَى رَجُلَيْنِ يقْتُلُ أحدُهُمَا الآخَرَ يدْخُلاَنِ الجَنَّة، يُقَاتِلُ هَذَا في سبيلِ اللَّهِ فيُقْتل، ثُمَّ يَتُوبُ اللَّهُ عَلَى الْقَاتِلِ فَيسْلِمُ فيستشهدُ» مُتَّفَقٌ عَلَيْهِ.

24/12 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله تائالا ئىككى ئادەمگە قاراپ كۈلىدۇ. ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرى يەنە بىرىنى ئۆلتۈرىدۇ. ئۆلگۈچى جەننەتكە كىرىدۇ چۈنكى ئۇ الله يولىدا ئۇرۇشۇپ ئۆلتۈرۈلگەن. ئاندىن الله تائالا قاتىلغا تەۋبە ئاتا قىلىدۇ. ئاندىن ئۇ مۇسۇلمان بولىدۇ. ئاندىن شېھىت قىلىنىدۇ، ئۇمۇ جەننەتكە كىرىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 3 ـ باب

## سەۋر قىلىش توغرىسىدا

اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اصْبِرُوا وَصَابِرُوا﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! تائەت ـ ئىبادەتنىڭ مۇشەققەتلىرىگە ۋە سىلەرگە يەتكەن ئېغىرچىلىقلارغا سەۋر قىلىڭلار﴾[1] ﴿وَلَنَبْلُوَنَّكُمْ بِشَيْءٍ مِنَ الْخَوْفِ وَالْجُوعِ وَنَقْصٍ مِنَ الْأَمْوَالِ وَالْأَنْفُسِ وَالثَّمَرَاتِ وَبَشِّرِ الصَّابِرِينَ﴾ ﴿بىز سىلەرنى بىر ئاز قورقۇنچ بىلەن، بىر ئاز قەھەتچىلىك بىلەن ۋە ماللىرىڭلارغا، جانلىرىڭلارغا، باللىرىڭلارغا، زىرائەتلىرىڭلارغا يېتىدىغان زىيان بىلەن چوقۇم سىنايمىز. (بېشىغا كەلگەن مۇسىبەت، زىيان ـ زەخمەتلەرگە) سەۋر قىلغۇچىلارغا (جەننەت بىلەن )خۇش خەۋەر بەرگىن﴾[2] ﴿إِنَّمَا يُوَفَّى الصَّابِرُونَ أَجْرَهُمْ بِغَيْرِ حِسَابٍ﴾ ﴿پەقەت سەۋر قىلغۇچىلارغا ئۇلارنىڭ ئەجرى ھېسابسىز بېرىلىدۇ﴾[3] ﴿وَلَمَنْ صَبَرَ وَغَفَرَ إِنَّ ذَلِكَ لَمِنْ عَزْمِ الْأُمُورِ﴾ ﴿كىمكى (ئەزىيەتكە) سەۋر قىلسا، (اللە نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن) ئىنتىقام ئالمىسا، بۇ ئەلۋەتتە مەرغۇب ئىشلاردىندۇر﴾[4] ﴿اسْتَعِينُوا بِالصَّبْرِ وَالصَّلاةِ إِنَّ اللَّهَ مَعَ الصَّابِرِينَ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! سەۋر ئارقىلىق ۋە ناماز ئارقىلىق ياردەم تىلەڭلار، اللە ھەقىقەتەن سەۋر قىلغۇچىلار بىلەن بىللىدۇر﴾[5] ﴿وَلَنَبْلُوَنَّكُمْ حَتَّى نَعْلَمَ الْمُجَاهِدِينَ مِنْكُمْ وَالصَّابِرِينَ﴾ ﴿بىز سىلەرنى ئەلۋەتتە (جىھادقا ئەمر قىلىش ۋە مۇشەققەتلىك ئىشلارغا تەكلىپ قىلىش بىلەن) سىنايمىز، تاكى سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن (اللەنىڭ يولىدا) جىھاد قىلغۇچىلارنى ۋە (جىھادنىڭ مۇشەققەتلىرىگە) چىداشلىق بەرگۈچىلەرنى بىلگەنگە، سىرلىرىڭلاردىن ۋاقىپ بولغانغا قەدەر﴾[6].

والآيات الأمر بالص وبيان فضله كثـ ة معروفة.

سەۋر قىلىشقا بۇيرۇش ۋە ئۇنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا كەلگەن ئايەتلەر ناھايىتى كۆپتۇر.

25/1 ـ وعن أبي مَالِكٍ الْحَارِثِ بْنِ عَاصِمٍ الأشْعريِّ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الطُّهُورُ شَطْرُ الإِيمَان، وَالْحَمْدُ للَّه تَمْلأَ الْميزانَ وسُبْحَانَ الله والحَمْدُ للَّه تَمْلآنِ أَوْ تَمْلأ مَا بَيْنَ السَّموَات وَالأَرْضِ وَالصَّلاَةِ نورٌ، والصَّدَقَةُ بُرْهَانٌ، وَالصَّبْرُ ضِيَاءٌ، والْقُرْآنُ حُجَّةٌ لَكَ أَوْ عَلَيْكَ. كُلُّ النَّاس يَغْدُو، فَبِائِعٌ نَفْسَهُ فمُعْتِقُها، أَوْ مُوبِقُهَا» رواه مسلم.

**25/1 ـ** ئەبۇمالىك ھارس ئىبنى ئاسىم ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «پاكىزلىق ئىماننىڭ يېرىمىدۇر. اللە غا ھەمدى ئوقۇش تارازا ـ مىزاننى توشقۇزىدۇ. اللە نى پاك دەپ بىلىش ۋە ئۇنىڭغا ھەمدى ئېيتىش يەنى سۇبھانەللاھى ۋەلھەمدۇلىللاھى) دېيىش ئاسمان ـ زېمىننىڭ ئارىسىنى توشقۇزىدۇ. ناماز ئىنسانغا نۇر بېغىشلايدۇ. سەدىقە بېرىش ئىنساننىڭ ئىمانىغا پاكىتتۇر. سەۋر قىلىش چىداملىقنىڭ ئىپادىسىدۇر. قۇرئان سېنىڭ پايداڭغا ياكى زىيىنىڭغا ھۆججەتتۇر. ھەر قانداق ئىنسان سەھەردىن باشلاپ ئۆز ئىشىغا ماڭىدۇ، ئۇ

(1) سۈرە ئال ئىمران 200 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(2) سۈرە بەقەرە 155 ـ ئايەت.
(3) سۈرە زۇمەر 10 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(4) سۈرە شۇرا 43 ـ ئايەت.
(5) سۈرە بەقەرە 153 ـ ئايەت.
(6) سۈرە مۇھەممەد 31 ـ ئايەت.

ئۆزىنىڭ تەقدىرىنى ئۆزى بەلگىلەيدۇ. ئۇ (ياخشى ئىش قىلىش ئارقىلىق) ئۆزىنى ھالاكەتتىن قۇتقۇزىدۇ ياكى (يامان ئىش قىلىش ئارقىلىق) ئۆزىنى ھالاك قىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

26/2 ـ وَعَنْ أَبي سَعِيدٍ بْن مَالِك بْن سِنَانٍ الخُدْرِيِّ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمَا أَنَّ نَاساً مِنَ الأنصَارِ سَأَلُوا رَسُولَ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فأَعْطاهُم، ثُمَّ سَأَلُوهُ فَأَعْطَاهُمْ، حَتَّى نَفِد مَا عِنْدَهُ، فَقَالَ لَهُمْ حِين أَنْفَقَ كُلَّ شَيْءٍ بِيَدِهِ: «مَا يَكُنْ مِنْ خَيْرٍ فَلَنْ أَدَّخِرَهُ عَنْكُمْ، وَمَنْ يسْتَعْفِفْ يُعِفَّهُ الله وَمَنْ يَسْتَغْنِ يُغْنِهِ اللَّهُ، وَمَنْ يَتَصَبَّرْ يُصَبِّرْهُ اللَّهُ. وَمَا أُعْطِيَ أَحَدٌ عَطَاءً خَيْراً وَأَوْسَعَ مِنَ الصَّبْرِ» مُتَّفَقٌ عَلَيْهِ.

**26/2** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەنسارىلاردىن بىر مۇنچە كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن غەنىمەتلەردىن بىرنەرسىنى سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا غەنىمەتلەردىن بەردى. ئۇلار يەنە سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە بەردى. ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا بەرگۈدەك نەرسە قالمىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا قولىدىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى بېرىپ بولغاندىن كېيىن ئۇلارغا: «مەن، ئۆزەمدىكى ياخشى نەرسىلەرنى سىلەردىن ھەرگىز ئايىمايمەن. كىمكى ئىپپەتلىك بولۇشنى تەلەپ قىلسا، الله ئۇنى ئىپپەتلىك قىلىدۇ. كىمكى بىھاجەت بولۇشنى تەلەپ قىلسا، الله ئۇنى باي قىلىدۇ ۋە كىمكى سەۋر تەلەپ قىلسا، الله ئۇنى سەۋر قىلغۇچى قىلىدۇ. بىرەر ئادەمگە بېرىلگەن ئەڭ ياخشى ۋە مول رىزىق سەۋردۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

27/3 ـ وَعَنْ أَبي يَحْيَى صُهَيْبِ بْنِ سِنَانٍ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «عَجَباً لأمْرِ الْمُؤْمِنِ إِنَّ أَمْرَهُ كُلَّهُ لَهُ خَيْرٌ، وَلَيْسَ ذَلِكَ لأَحَدٍ إِلاَّ للْمُؤْمِن: إِنْ أَصَابَتْهُ سَرَّاءُ شَكَرَ فَكَانَ خَيْراً لَهُ، وَإِنْ أَصَابَتْهُ ضَرَّاءُ صَبَرَ فَكَانَ خَيْراً لَهُ». رواه مسلم.

**27/3** ـ ئەبۇيەھيا سۇھەيب ئىبنى سىنان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن مۆمىننىڭ ئىشلىرىغا قاراپ ئەجەبلىنىمەن. ئۇنىڭ ھەممىلا ئىشى ياخشىدۇر، لېكىن مۆمىندىن باشقىلار ئۇنداق ئەمەس، پەقەت مۆمىنلا شۇنداق. ئەگەر ئۇنىڭغا خۇشاللىق يەتسە شۈكرى قىلىدۇ، بۇ ئۇنىڭغا ياخشىدۇر. ئەگەر ئۇنىڭغا قاتتىقچىلىق يەتسە سەۋر قىلىدۇ. بۇمۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن ياخشىدۇر». [مۇسلىمدىن]

28/4 ـ وعنْ أنسٍ رضِيَ الله عنْهُ قَالَ: لَمَّا ثقُلَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم جَعَلَ يتغشَّاهُ الكرْبُ فقَالتْ فاطِمَةُ رَضِيَ الله عنْهَا: واكَرْبَ أَبَتَاهُ، فَقَالَ: «ليْسَ عَلَى أَبيك كرْبٌ بعْدَ اليَوْمِ» فلمَّا مَاتَ قالَتْ: يَا أَبَتَاهُ أَجَابَ ربّاً دعَاهُ، يا أَبَتَاهُ جَنَّةُ الفِرْدَوْسِ مأْوَاهُ، يَا أَبَتَاهُ إِلَى جبْرِيلَ نْنعَاهُ، فلَمَّا دُفنَ قالتْ فاطِمَةُ رَضِيَ الله عَنهَا: أَطَابتْ أَنفسُكُمْ أَنْ تَحْثُوا عَلَى رسُول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم التُّرابَ؟ روَاهُ البُخارِيُّ.

**28/4** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كېسىلى ئېغىرلىشىپ، بىھۇشلۇق يەتكەن چاغدا فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: ۋاي ئېغىرچىلىق كەلگەن ئاتام! دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۈگۈندىن كېيىن ئاتاڭغا ئېغىرچىلىق كەلمەيدۇ» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالەمدىن ئۆتكەندە فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: ئى الله نىڭ چاقىرىقىغا ئاۋاز قوشقان ئاتام! ياتقان جايىڭ فىردەۋس جەننىتى بولغاي ئاتام! ۋاي ئاتام ئۆلۈم

خەۋرىڭنى جىبرىئىلغا يەتكۈزىمىز، دېدى. ئۇ دەپنە قىلىنغان چاغدا ساھابىلەرگە قاراپ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈستىگە توپا تاشلاشقا كۆڭلۈڭلار قانداقمۇ ئۇنىدى؟ دېدى. [بۇخارىدىن]

29/5 ـ وعنْ أبي زيْد أُسامَة بن زيد حَارثَةَ موْلَى رسُول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وحبِّهِ وابْنِ حبِّهِ رضيَ الله عنهُمَا، قالَ: أَرْسلَتْ بنْتُ النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: إنَّ ابْنِي قَدِ احتُضِرَ فاشْهدْنَا، فأَرسَلَ يقْرِئُ السَّلامَ ويَقُول: «إن للَّه مَا أَخَذَ، ولهُ مَا أعْطَى، وكُلُّ شَيْءٍ عِنْدَهُ بأجَلٍ مُسمَّى، فلتصْبِر ولتحْتسبْ» فأَرسَلَتْ إِليْهِ تُقْسمُ عَلَيْهِ ليأْتينَّها. فَقَامَ وَمَعَهُ سَعْدُ بْنُ عُبادَةَ، وَمُعَاذُ بْنُ جَبَلٍ، وَأُبَيُّ بْنَ كَعْبٍ، وَزَيْدُ بْنِ ثَابِتٍ، وَرِجَالٌ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُمْ، فَرُفِعَ إِلَى رَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم الصبيُّ، فأَقعَدَهُ في حِجْرِهِ ونَفْسُهُ تَقعْقعُ، فَفَاضتْ عَيْناهُ، فقالَ سعْدٌ: يَا رسُولَ الله مَا هَذَا؟ فقالَ: «هَذِهِ رَحْمَةٌ جعلَهَا اللَّهُ تعَالَى في قُلُوبِ عِبَادِهِ» وفي روِايةٍ: «في قُلُوبِ منْ شَاءَ مِنْ عِبَادِهِ وَإِنَّمَا يَرْحَمُ اللَّهُ منْ عِبَادِهِ الرُّحَمَاءَ» مُتَّفَقٌ عَلَيْهِ.

**29/5** ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئازادگەردىسى ۋە دوستى زەيد ئىبنى ھارىسەنىڭ ئوغلى ئۇسامە ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئادەم ئەۋەتىپ مېنىڭ ئوغلۇم سەكراتتا، ئاتام بىزنىڭ قېشىمىزغا كەلسىكەن دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بارمايلا سالام يوللاش بىلەن بىرگە: «ئالغان نەرسە الله نىڭدۇر. بەرگەن نەرسىمۇ الله نىڭدۇر. ھەر قانداق ئىش الله نىڭ بەلگىلەنگەن مۇددىتى بىلەن بولىدۇ. قىزىم سەۋر قىلسۇن ۋە ساۋاب ئۈمىد قىلسۇن» دەپ ئادەم ئەۋەتتى. قىزى قەسەم قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ چوقۇم كېلىشىگە يەنە ئادەم ئەۋەتتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئورنىدىن تۇردى ۋە ئۇنىڭ بىلەن سەئد ئىبنى ئۇبادە، مۇئاز ئىبنى جەبەل، ئۇبەي ئىبنى كەئب، زەيد ئىبنى سابىت ۋە ئۇنىڭدىن باشقا بىر مۇنچە ساھابىلار بىللە قىزىنىڭ ئۆيىگە قاراپ ماڭدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيگە كىرگەندىن كېيىن بالىنى قۇچىغىغا ئالدى. بالىنىڭ نەپەس ئېلىشى ئېگىز - پەس بولۇۋاتاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆزىدىن ياش ئاقتى. سەئد: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى ! بۇ نېمە ئىش؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ الله تائالانىڭ بەندىلىرىنىڭ قەلبىدە قىلغان رەھمىتىدۇر» دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «الله خالىغان بەندىلىرىنىڭ قەلبىدە رەھمەت قىلىدۇ. الله ھەقىقەتەن رەھىمدىل بەندىلىرىگە رەھمەت قىلىدۇ» دېيىلگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

30/6 ـ وَعَنْ صُهَيْبٍ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «كَانَ مَلِكٌ فيمَنْ كَانَ قبْلَكُمْ، وَكَانَ لَهُ سَاحِرٌ، فَلَمَّا كَبِرَ قَالَ لِلْمَلِك: إِنِّي قَدْ كَبِرْتُ فَابعَثْ إِلَيَّ غُلاَماً أُعَلِّمْهُ السِّحْرَ، فَبَعَثَ إِلَيْهِ غُلاَماً يعَلِّمُهُ، وَكَانَ في طَرِيقِهِ إِذَا سَلَكَ رَاهِبٌ، فقعَدَ إِلَيْهِ وَسَمِعَ كَلاَمَهُ فأَعْجَبهُ، وَكَانَ إِذَا أَتَى السَّاحِرَ مَرَّ بالرَّاهِب وَقَعَدَ إِلَيْه، فَإِذَا أَتَى السَّاحِرَ ضَرَبَهُ، فَشَكَا ذَلِكَ إِلَى الرَّاهِبِ فقال: إِذَا خَشِيتَ السَّاحِر فَقُلْ: حبَسَنِي أَهْلي، وَإِذَا خَشِيتَ أَهْلَكَ فَقُلْ: حَبَسَنِي السَّاحرُ.

فَبيْنَمَا هُو عَلَى ذَلِكَ إِذْ أَتَى عَلَى دابَّةٍ عظِيمَة قدْ حَبَسَت النَّاس فقال: اليوْمَ أَعْلَمُ السَّاحِرُ أَفْضَل أَم الرَّاهبُ أَفْضلَ؟ فأَخَذَ حجَراً فقالَ: اللهُمَّ إنْ كان أَمْرُ الرَّاهب أَحَبَّ إِلَيْكَ مِنْ أَمْرِ السَّاحِرِ فاقتُلْ هَذِهِ الدَّابَّة حتَّى

يَمْضِيَ النَّاسُ، فرَماها فقتَلَها ومَضى النَّاسُ، فأتَى الرَّاهب فأخبَرهُ. فقال لهُ الرَّاهبُ: أىْ بُنيَّ أَنْتَ اليوْمَ أَفْضلُ منِّي، قدْ بلَغَ مِنْ أَمْرِكَ مَا أَرَى، وإِنَّكَ ستُبْتَلَى، فإنِ ابْتُليتَ فَلاَ تدُلَّ عليَّ، وكانَ الغُلامُ يبْرِئُ الأكْمةَ والأبرصَ، ويدَاوي النَّاس مِنْ سائِرِ الأدواءِ. فَسَمعَ جليسٌ للملِكِ كانَ قدْ عمِيَ، فأتَاهُ بهدايَاَ كثيرَةٍ فقال: ما هاهُنَا لك أَجْمعُ إنْ أنْتَ شفَيْتني، فقال إنِّي لا أشفي أحَداً، إنَّمَا يشْفِي الله تعَالى، فإنْ آمنْتَ باللَّهِ تعَالَى دعوْتُ الله فشَفاكَ، فآمَنَ باللَّه تعَالى فشفَاهُ اللَّهُ تعَالَى، فأتَى المَلِكَ فجَلَس إليْهِ كما كانَ يجْلِسُ فقالَ لَهُ المَلكُ: منْ ردَّ علَيْك بصَرك؟ قال: ربِّي. قَالَ: ولكَ ربٌّ غيْرِي؟، قَالَ: رَبِّي وربُّكَ الله، فأَخَذَهُ فلَمْ يزلْ يُعذِّبُهُ حتَّى دلَّ عَلَى الغُلاَمِ فجيءَ بِالغُلاَمِ، فقال لهُ المَلكُ: أىْ بُنَيَّ قدْ بَلَغَ منْ سِحْرِك مَا تبْرِئُ الأكمَهَ والأبرَصَ وتَفْعلُ وَتفْعَلُ فقالَ: إنِّي لا أشْفي أَحَداً، إنَّما يشْفي الله تَعَالَى، فأخَذَهُ فَلَمْ يزَلْ يعذِّبُه حتَّى دلَّ عَلَى الرَّاهبِ، فجِيءَ بالرَّاهِبِ فقيل لَهُ: ارجَعْ عنْ دِينكَ، فأبَى، فدَعا بالمنْشَار فوُضع المنْشَارُ في مفْرقِ رأْسِهِ، فشقَّهُ حتَّى وقَعَ شقَّاهُ، ثُمَّ جِيءَ بجَلِيسِ المَلكِ فقِيلَ لَهُ: ارجِعْ عنْ دينِكَ فأبَى، فوُضِعَ المنْشَارُ في مفْرِقِ رَأْسِهِ، فشقَّهُ به حتَّى وقَع شقَّاهُ، ثُمَّ جيءَ بالغُلامِ فقِيل لَهُ: ارجِعْ عنْ دينِكَ، فأبَى، فدَفَعهُ إلَى نَفَرٍ منْ أَصْحابِهِ فقال: اذهبُوا بِهِ إلَى جبَلِ كَذَا وكذَا فاصعدُوا بِهِ الجبلَ، فإذَا بلغتُمْ ذروتهُ فإنْ رجعَ عنْ دينِهِ وإِلاَّ فاطرَحوهُ فذهبُوا به فصعدُوا بِهِ الجَبَل فقال: اللَّهُمَّ اكفنِيهمْ بمَا شئْت، فرجَف بِهِمُ الجَبَلُ فسَقطُوا، وجَاءَ يمْشِي إِلَى المَلِكِ، فقالَ لَهُ المَلكُ: ما فَعَلَ أَصحَابكَ؟ فقالَ: كفانِيهِمُ الله تعالَى، فدفعَهُ إِلَى نَفَرَ منْ أَصْحَابِهِ فقال: اذهبُوا بِهِ فاحملُوه في قُرقُور وَتَوسَّطُوا بِهِ البحْرَ، فإِنْ رَجَعَ عنْ دينِهِ وإلاَّ فَاقْذفُوهُ، فذَهبُوا بِهِ فقال: اللَّهُمَّ اكفنِيهِمْ بمَا شِئْت، فانكَفَأَتْ بِهِمُ السَّفِينةُ فغرِقوا، وجَاءَ يمْشِي إِلَى المَلِك. فقالَ لَهُ المِلكُ: ما فَعَلَ أَصحَابكَ؟ فقال: كفانِيهِمُ الله تعالَى. فقالَ للمَلِكِ إنَّك لسْتَ بقَاتِلِي حتَّى تفْعلَ ما آمُركَ بِهِ. قال: ما هُوَ؟ قال: تجْمَعُ النَّاس في صَعيدٍ واحدٍ، وتصلُبُني عَلَى جذْعٍ، ثُمَّ خُذ سهْماً مِنْ كنَانتِي، ثُمَّ ضع السَّهْمَ في كَبدِ القَوْسِ ثُمَّ قُل: بسْمِ اللَّهِ ربِّ الغُلاَمِ ثُمَّ ارمِنِي، فإِنَّكَ إذَا فَعلْتَ ذَلِكَ قَتَلْتنِي. فجمَعَ النَّاس في صَعيدٍ واحِدٍ، وصلَبَهُ عَلَى جذْعٍ، ثُمَّ أَخَذَ سهْماً منْ كنَانَتِهِ، ثُمَّ وضعَ السَّهمَ في كبِدِ القَوْسِ، ثُمَّ قَالَ: بِسْمِ اللَّهِ رَبِّ الغُلامِ، ثُمَّ رمَاهُ فَوقَعَ السَّهمُ في صُدْغِهِ، فَوضَعَ يدَهُ في صُدْغِهِ فمَاتَ. فقَالَ النَّاسُ: آمَنَّا بِربِّ الغُلاَمِ، فَأُتِيَ المَلكُ فَقِيلُ لَهُ: أَرَأَيْت ما كُنْت تحْذَر قَدْ وَاللَّه نَزَلَ بك حَذرُكَ. قدْ آمنَ النَّاسُ. فأَمَرَ بِالأُخدُودِ بأَفْوَاهِ السِّكك فخُدَّتْ وَأُضْرِمَ فِيها النيرانُ وقالَ: مَنْ لَمْ يرْجَعْ عنْ دينِهِ فأَقْحمُوهُ فِيهَا أَوْ قيلَ لَهُ: اقْتَحمْ، ففعَلُوا حتَّى جَاءَتِ امرَأَةٌ ومعَهَا صَبِيٌّ لَهَا، فَتقَاعَسَت أَنْ تَقعَ فِيهَا، فقال لَهَا الغُلاَمُ: يا أُمَّاهْ اصبِرِي فَإِنَّكَ عَلَي الحَقِّ» رواهُ مُسْلِمٌ.

**30/6** ـ سۇھەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن ئىلگىرى بىر پادىشاھ ئۆتكەن بولۇپ، ئۇنىڭ بىر سېھرگەرى بار ئىدى. ئۇ سېھرگەر قېرىغاندا پادىشاھقا: مەن قېرىپ قالدىم. ماڭا بىر بالا ئەۋەتسەڭ، مەن ئۇنىڭغا سېھرگەرلىكنى ئۆگەتسەم، دەپتۇ. پادىشاھ ئۇنىڭغا بىر بالىنى سېھىر ئۆگىنىش ئۈچۈن ئەۋەتىپتۇ. ئۇ بالا يولدا كېتىۋېتىپ، بىر راھىبقا ئۇچراپ قاپتۇ. ئۇنىڭ يېنىدا ئولتۇرۇپ سۆزلىرىنى ئاڭلاپ ئۇنىڭغا قىزىقىپ قاپتۇ. ئۇ ھەر كۈنى سېھرگەرنىڭ قېشىغا كېتىۋېتىپ راھىبنىڭ يېنىدا ئولتۇرىدىكەن ۋە ئۇنىڭ

يېنىدا ئۆلتۈرىدىكەن. سېھىرگەرنىڭ قېشىغا كەلگەندە سېھىرگەر ئۇنى كېچىكىپ قالدىڭ، دەپ ئۇرىدىكەن. ئۇ بالا بۇ ئىشنى راھىبقا شىكايەت قىپتۇ. راھىب ئۇنىڭغا: ئەگەر سەن سېھىرگەردىن قورقساڭ، ئۇنىڭغا مېنى ئۆيدىكىلەر كېچىكتۈرۈپ قالدى، دېگىن. ئەگەر ئۆيۈڭدىكىلەردىن قورقساڭ، مېنى سېھىرگەر كېچىكتۈرۈپ قالدى دېگىن، دەپتۇ.

شۇ كۈنلەرنىڭ بىرىدە، تۇيۇقسىز يوغان بىر ھايۋان پەيدا بولۇپ كىشىلەرنىڭ يولىنى توسىۋاپتۇ. ئۇ كۆڭلىدە: راھىبنىڭ يولى توغرىمۇ ياكى سېھىرگەرنىڭ يولى توغرىمۇ بۈنى بۈگۈن بىلىمەن، دەپتۇ ـ دە، تاشتىن بىرنى ئېلىپ: ئى اللہ! ئەگەر ساڭا راھىبنىڭ ئىشى سېھىرگەرنىڭ ئىشىدىن ياخشى بولسا، مۇشۇ تاش بىلەن ھايۋاننى ئۆلتۈرگىن، كىشىلەر يولغا ماڭسۇن، دەپ تاشنى ئېتىپتۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ھايۋان ئۆلۈپتۇ. كىشىلەر يولغا راۋان بوپتۇ.

ئۇ راھىبنىڭ قېشىغا كېلىپ بۇ ئىشتىن راھىبنى خەۋەرلەندۈرۈپتۇ، راھىب ئۇ بالىغا: ئى ئوغلۇم! سەن بۈگۈن مەندىن ئۈستۈن بولۇپ كېتىپسەن. مەن كۆرگەن نەرسىلەر ساڭا يېتىپتۇ. سەن ھەقىقەتەن كەلگۈسىدە سىناققا دۇچ كېلىسەن. ئەگەر سەن سىنالساڭ مېنى ئاشكارىلاپ قويمىغىن، دەپتۇ.

ئۇ بالا قارىغۇ ۋە ئاق كېسەللەرنى ساقايتالايدىكەن، باشقا كېسەللەرنىمۇ داۋالايدىكەن. بىر كۈنى پادىشاھنىڭ قارىغۇ بولۇپ قالغان يېقىنلىرىدىن بىرى بۇنى ئاڭلاپ نۇرغۇن ھەدىيىلەر بىلەن كېلىپ ئۇنىڭغا: ئەگەر كۆزۈمنى ساقايتىپ قويساڭ مۇشۇ نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ساڭا بېرىمەن، دەپتۇ. ئۇ بالا: مەن ھەقىقەتەن ھېچبىر كىشىنى ساقايتالمايمەن، پەقەت اللہ ساقايتىدۇ. ئەگەر سەن اللہ غا ئىمان ئېيتساڭ، مەن اللہ غا دۇئا قىلاي، سېنى ساقايتىپ قويسۇن، دەپتۇ. ئۇ اللہ غا ئىمان ئېيتىپتۇ. اللہ ئۇنى ساقايتىپتۇ.

ئۇ كىشى پادىشاھنىڭ قېشىغا بېرىپ بۇرۇنقى ئورنىغا كېلىپ ئولتۇرۇپتۇ. پادىشاھ ئۇنىڭغا: سېنىڭ كۆزۈڭنى كىم ساقايتىپ قويدى، دەپتۇ. ئۇ: رەببىم، دەپتۇ. پادىشاھنىڭ غەزىپى كېلىپ: سېنىڭ مەندىن باشقا رەببىڭ بارمۇ؟ دەپتۇ. ئۇ: اللہ سېنىڭ ۋە مېنىڭ رەببىمدۇر، دەپتۇ.

شۇنىڭ بىلەن پادىشاھ ئۇنى قىيىن قىستاققا ئالغاندا ئازابقا چىدىيالماي بالىنى دەپ قويۇپتۇ. ئۇ بالا دەرھال كەلتۈرۈلۈپتۇ. پادىشاھ ئۇنىڭغا: ئى ئوغلۇم! سېنىڭ سېھىرىڭ قارىغۇ ۋە ئاق كېسەللەرنى ساقايتالايدىغان دەرىجىگە يېتىپتۇ. ھەم مۇنداق، مۇنداق ئىشلارنى قىپسەن، دەپتۇ. ئۇ بالا: ياق مەن ھېچكىمنى ساقايتالمايمەن، پەقەت اللہ تائالا ساقايتىدۇ، دەپتۇ.

شۇنىڭ بىلەن پادىشاھ، ئۇنىمۇ قىيناۋېرىپتۇ، ئۇمۇ ئازابقا چىدىيالماي ئۇ بالا راھىبنى كۆرسىتىپ قويۇپتۇ. راھىب دەرھال كەلتۈرۈلۈپ ئۇنىڭغا: دىنىڭدىن يان، دېيىلىپتۇ. ئۇ ئۇنىماپتۇ. شۇنىڭ بىلەن ھەرە ئېلىپ كېلىپ ئۇنىڭ بېشىنىڭ ئوتتۇرىغا قويۇپ ئۇنىڭ تېنى ئىككى پارچە بولۇپ يەرگە چۈشكىچە ھەرىدەپتۇ.

ئاندىن پادىشاھنىڭ يېقىنىنى ئېلىپ كېلىپ ئۇنىڭغا: دىنىڭدىن يان، دەپتۇ. ئۇمۇ ئۇنىماپتۇ. ئاندىن ئۇنىڭمۇ بېشىنىڭ ئوتتۇرىغا ھەرىنى قويۇپ ئۇنىڭ تېنى ئىككى پارچە بولۇپ يەرگە چۈشكىچە ھەرىدەپتۇ. ئاندىن ئۇ بالىنى ئېلىپ كېلىپ ئۇنىڭغا: دىنىڭدىن يان، دەپتۇ. ئۇمۇ ئۇنىماپتۇ. پادىشاھ ئۇنى ئۆزىنىڭ قول ئاستىدىكىلەردىن بىر توپ كىشىگە تاپشۇرۇپ: سىلەر ئۇنى پالانى تاغنىڭ چوققىسىغا ئېلىپ چىقىڭلار، چوققىغا چىققاندا ئەگەر ئۇ دىنىدىن يانسا قويۇۋېتىڭلار، ئەگەر دىنىدىن يانمىسا، ئۇنى چوققىدىن تاشلىۋېتىڭلار، دەپتۇ. ئۇلار ئۇنى ئېلىپ تاغنىڭ چوققىسىغا چىقىپتۇ. ئۇ بالا: ئى اللہ! سەن

خالىغان يول بىلەن مېنى قۇتقۇزغىن، دەپتۇ. شۇ چاغدا تاغلار تىترەپ پادىشاھنىڭ ئادەملىرى تاغدىن يۇمىلاپ چۈشۈپ كېتىپتۇ. ئۇ بالا پادىشاھنىڭ ئالدىغا كەپتۇ. پادىشاھ ئۇنىڭغا: ئۇ ئادەملەرگە نېمە بولدى؟ دەپتۇ. ئۇ بالا: الله مېنى ئۇلاردىن قۇتقۇزدى، دەپتۇ. پادىشاھ ئۇنى يەنە بىر توپ كىشىلەرگە تاپشۇرۇپ: سىلەر ئۇنى ئېلىپ بېرىپ كېمىگە سېلىڭلار، كېمە دېڭىزنىڭ ئوتتۇرىغا بارغاندا ئەگەر ئۇ دىنىدىن يانسا قويۇۋېتىڭلار، ئەگەر يانمىسا ئۇنى دېڭىزغا تاشلىۋېتىڭلار، دەپتۇ. ئۇلار مېڭىپ دېڭىزنىڭ ئوتتۇرىغا كەلگەندە، ئۇ بالا: ئى الله! سەن خالىغان يول بىلەن مېنى قۇتقۇزغىن، دەپتۇ. شۇ چاغدا كېمە داۋالغۇپ پادىشاھنىڭ ئادەملىرى سۇغا غەرق بولۇپ كېتىپتۇ. ئۇ يەنە پادىشاھنىڭ قېشىغا كەپتۇ. پادىشاھ ئۇنىڭغا: ئۇ ئادەملەرگە نېمە بولدى؟ دەپتۇ. ئۇ بالا: الله مېنى ئۇلاردىن قۇتقۇزدى، دەپتۇ. ئۇ بالا پادىشاھقا: سەن مەن دېگەن ئىشنى قىلمىغىچە مېنى ھەرگىز ئۆلتۈرەلمەيسەن، دەپتۇ. پادىشاھ: ئۇ نېمە ئىش، دەپتۇ. ئۇ بالا: سەن كىشىلەرنى بىر تۈزلەڭلىككە يىغىپ، مېنى خورما دەرىخىگە ئاسقىن، ئاندىن ئوقدانىمدىن ئوق ئېلىپ ئوقيانىڭ ئوتتۇرىغا قويۇپ: بالىنىڭ رەببى بولغان الله نىڭ نامى بىلەن ئاتىمەن دېگىن، ئاندىن ماڭا ئاتقىن، شۇنداق قىلغىنىڭدا ھەقىقەتەن مېنى ئۆلتۈرەلەيسەن، دەپتۇ.

شۇنداق قىلىپ پادىشاھ كىشىلەرنى بىر تۈزلەڭلىككە يىغىپتۇ. ئۇنى بىر خورما دەرىخىگە ئېسىپتۇ. ئاندىن ئۇنىڭ ئوقدانىدىن بىر تال ئوقنى ئېلىپ ئوقيانىڭ ئوتتۇرىغا قويۇپ: بالىنىڭ رەببى بولغان الله نىڭ نامى بىلەن ئاتىمەن، دەپ ئۇنىڭغا ئېتىپتۇ. ئوق بالىنىڭ چېكىسىگە تېگىپتۇ. ئۇ قولى بىلەن چېكىسىنى تۇتقىنىچە ئۆلۈپتۇ. كىشىلەر: بىز بۇ بالىنىڭ پەرۋەردىگارىغا ئىمان ئېيتتۇق دەپ ۋاقىرىشىپتۇ. بىرسى پادىشاھنىڭ قېشىغا كېلىپ ئۇنىڭغا: ھەزەر قىلغان نەرسەڭنى كۆردۈڭمۇ؟ الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سەن قورققان نەرسە يۈز بەردى. ھەقىقەتەن نۇرغۇن كىشىلەر ئىمان ئېيتىپ كەتتى، دەپتۇ.

ئاندىن پادىشاھ كوچا ئېغىزلىرىغا خەندەك كولاشقا بۇيرۇپتۇ. خەندەكلەر كولىنىپ ئۇنىڭغا ئوت يېقىلىپتۇ. پادىشاھ ئادەملىرىگە: كىم دىنىدىن يانمايدىكەن ئۇنى ئوتقا تاشلاڭلار، دەپتۇ. ئۇلار شۇنداق قىلىپتۇ. ھەتتا نۆۋەت كىچىك بالىسى بار بىر ئايالغا كەلگەندە، ئۇ ئايال ئوتتىن قورقۇپ كەينىگە چېكىنىپتۇ، شۇ ۋاقىتتا ئۇنىڭ بالىسى زۇۋانغا كېلىپ: ئى ئانا! سەۋر قىل، چۈنكى سەن ھەقنىڭ ئۈستىدىدۇرسەن» دەپتۇ. [مۇسلىمدىن]

31/7 ـ وَعَنْ أَنَسٍ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ قَالَ: مَرَّ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِامْرَأَةٍ تَبْكِي عِنْدَ قَبْرٍ فَقَال: «اتَّقِي اللهَ وَاصْبِرِي» فَقَالَتْ: إِلَيْكَ عَنِّي، فَإِنَّكَ لَمْ تُصَبْ بُمِصِيبتى، وَلَمْ تعْرِفْهُ، فَقيلَ لَها: إِنَّه النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَأَتتْ بَابَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فلَمْ تَجِد عِنْدَهُ بَوَّابينَ، فَقالتْ: لَمْ أَعْرِفْكَ، فقالَ: «إِنَّما الصَّبْرُ عِنْدَ الصَّدْمَةِ الأُولَى» متفقٌ عليه.

وفي رواية لُمسْلمٍ: «تَبْكِي عَلَى صَبيٍّ لَهَا».

31/7 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قەبرىنىڭ بېشىدا يىغلاۋاتقان بىر ئايالنىڭ قېشىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ ئۇ ئايالغا: «الله دىن قورقۇق، سەۋر قىلغىن» دېدى. ئۇ ئايال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى تونۇماي، مەن بىلەن كارىڭ بولمىسۇن، ماڭا كەلگەن مۇسىبەت ساڭا كەلمىدى، دېدى. كېيىن ئۇ ئايالغا: ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىدى دېيىلدى. بۇنى ئاڭلىغان ئايال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىشىكىنىڭ ئالدىدا (ئادەتتە

پادىشاھلارنىڭ ئوردىلىرىنىڭ ئالدىدا بولىدىغان) قاراۋۇللارنىمۇ ئۇچراتماستىن (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كىرىپ) ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن سېنى تونىيالماپتىمەن، دەپ ئۆزرە ئېيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: « سەۋر مۇسىبەتنىڭ بېشىدا بولۇشى كېرەك »[1] دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]. يەنە بىر رىۋايەتتە: ئۆلۈپ قالغان كىچىك بالىسىنىڭ قەبرىسىنىڭ بېشىدا يىغلاۋاتقان دېيىلگەن. [مۇسلىمدىن]

32/8 ـ وعَنْ أبي هُرَيرَةَ رَضي اللَّه عنه أنَّ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «يَقولُ اللَّهُ تَعَالَى : مَا لِعَبْدِي المُؤْمِنِ عِنْدِي جَزَاءٌ إِذَا قَبَضْتُ صَفِيَّهُ مِنْ أَهْلِ الدُّنْيَا ثُمَّ احْتَسَبَهُ إِلاَّ الجَنَّة» رواه البخاري.

32/8 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەدىس قۇدىسىدا مۇنداق دېگەن: « الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر مەن مۆمىن بەندەمنىڭ بۇ دۇنيادىكى ياخشى كۆرگەن بىرەر ئادىمىنى ئېلىپ كەتسەم، ئاندىن بۇنىڭدىن ساۋاب ئۈمىد قىلسا، مەن ئۇنى پەقەت جەننەت بىلەن مۇكاپاتلايمەن ». [بۇخارىدىن]

33/9 ـ وعَنْ عائشَةَ رضي اللَّهُ عنها أنَهَا سَأَلَتْ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَنِ الطَّاعونِ، فَأَخْبَرَهَا «أَنَهُ كَانَ عَذَاباً يَبْعَثُهُ اللَّه تعالى عَلَى منْ يَشَاءُ، فَجَعَلَهُ اللَّهُ تعالَى رحْمةً للْمُؤْمِنِينَ، فَلَيْسَ مِنْ عَبْدٍ يَقَعُ في الطَّاعُونِ فَيَمْكُثُ في بلَدِهِ صَابِراً مُحْتَسِباً يَعْلَمُ أَنَّهُ لاَ يُصِيبُهُ إِلاَّ مَا كَتَبَ اللَّهُ لَهُ إِلاَّ كَانَ لَهُ مِثْلُ أَجْرِ الشَّهِيدِ» رواه البخاري.

33/9 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ۋابا كېسىلى توغرۇلۇق سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: « ۋابا كېسىلى بولۇپ الله تائالانىڭ خالىغان بەندىلىرىگە ئەۋەتىدىغان ئازابى ئىدى، كېيىن ئۇنى الله تائالا مۆمىنلەرگە رەھمەت قىلدى. ۋابا كېسىلىگە گىرىپتار بولغان ئادەم، ماڭا پەقەت الله پۈتۈۋەتكەن نەرسىدىن باشقا نەرسە يەتمەيدۇ، دەپ ساۋاب ئۈمىد قىلىپ، سەۋر قىلىپ ۋە شۇ شەھەردە تۇرسا، جەزمەن ئۇنىڭغا شەھىدنىڭ ئەجرى بېرىلىدۇ » دەپ خەۋەر بەردى. [بۇخارىدىن]

34/10 ـ وعَنْ أنسٍ رضي اللَّه عنه قال: سَمِعْتُ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «إنَّ اللَّهَ عَزَّ وجَلَّ قَالَ: «إِذَا ابْتَلَيْتُ عَبدِي بِحبِيبَتَيْهِ فَصبَرَ عَوَّضْتُهُ مِنْهُمَا الْجنَّةَ» يُرِيدُ عينيْه، رواه البخاريُّ.

34/10 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىس قۇدىسىدا مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: « الله تائالا ھەققەتەن مۇنداق دەيدۇ: "مەن مۇبادا بەندەمنى ئىككى كۆزىدىن ئايرىۋېتىپ سىنىسام، ئاندىن ئۇ بۇنىڭغا سەۋر قىلسا، ئۇ ئىككى كۆزىنىڭ ئورنىغا جەننەتنى بېرىمەن" ». [بۇخارىدىن]

35/11 ـ وعنْ عطاءِ بْن أبي رَباحٍ قالَ: قالَ لِي ابْنُ عبَّاسٍ رضي اللَّهُ عنهُمَا ألا أُريكَ امْرَأَةً مِن أَهْلِ الجَنَّة؟ فَقُلْت: بلَى، قَالَ: هذِهِ المْرأَةُ السوْداءُ أَتَتِ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقالَتْ: إِنِّي أُصْرَعُ، وإِنِّي أَتكَشَّفُ، فَادْعُ

[1] مۇسىبەت يەتكەن ۋاقىتتىن باشلاپ سەۋر قىلغاندىلا ئەجرگە ئېرىشكىلى بولىدۇ.

اللَّه تعالى لِي قَالَ: «إِن شئْتِ صَبَرْتِ ولكِ الْجنَّةُ، وإِنْ شِئْتِ دعَوْتُ اللَّه تَعالَى أَنْ يُعافِيَكِ» فقَالتْ: أَصْبِرُ، فَقالت: إِنِّي أَتَكشَّفُ، فَادْعُ اللَّه أَنْ لا أَتكشَّفَ، فَدَعَا لَهَا. متَّفقٌ عليْهِ.

35/11 ـ ئەتا ئىبنى ئەبۇرەباھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ماڭا، مەن: ساڭا ئەھلى جەننەتتىن بىر ئايالنى كۆرسىتىپ قويايمۇ؟ دېدى. مەن: شۇنداق قىلغىن، دېدىم. ئىبنى ئابباس مۇنداق دېدى: ئۇ ئايال بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: مېنىڭ تۇتقاق كېسىلىم بار، بەزى ۋاقىتلاردا تۇتقاق كېسىلىم تۇتۇش بىلەن يىقىلىپ چۈشۈپ بەدەنلىرىم ئېچىلىپ قالىدۇ. مېنىڭ ساقىيىپ قېلىشىم ئۈچۈن الله غا دۇئا قىلسىلا، دېگەن قارا تەنلىك ئايالدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئايالغا: «ئەگەر خالىسىڭىز سەۋر قىلىڭ، سىزگە جەننەت باردۇر. ئەگەر خالىسىڭىز ساقىيىشىڭىز ئۈچۈن الله غا دۇئا قىلاي» دېدى. ئۇ ئايال: ئۇنداقتا، مەن سەۋر قىلاي، لېكىن كېسىلىم تۇتقاندا بەدەنلىرىم ئېچىلىپ قالىدۇ. سەن بەدەنلىرىمنىڭ ئېچىلىپ قالماسلىقى ئۈچۈن الله غا دۇئا قىلىپ بەرسەڭ، دېدى. شۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئايالغا دۇئا قىلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

36/12 ـ وعنْ أَبي عبْدِ الرَّحْمنِ عبْدِ اللَّه بنِ مسْعُودٍ رضيَ اللَّه عنه قَال: كَأَنِّي أَنْظُرُ إِلى رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَحْكي نَبيّاً من الأَنْبياءِ، صلواتُ اللَّهِ وسَلاَمُهُ عَلَيْهم، ضَرَبُهُ قَوْمُهُ فَأَدْمَوْهُ وهُو يَمْسحُ الدَّم عنْ وجْهِهِ، يقُولُ: «اللَّهمَّ اغْفِرْ لِقَوْمي فإِنَّهُمْ لا يعْلَمُونَ» متفقٌ عَلَيْه.

36/12 ـ ئەبۇئابدۇراھمان ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەرلەردىن بىر پەيغەمبەرنى ھېكايە قىلىپ سۆزلەپ بەرگەن ئىدى. ئۇ ۋەقەلىك ھېلىمۇ ناھايىتى ئېنىق ئېسىمدە تۇرۇپتۇ. ئۇ پەيغەمبەرلەرگە الله نىڭ رەھمىتى ۋە سالىمى بولسۇن! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «بىر پەيغەمبەرنى ئۇنىڭ قەۋمى ئۇرۇپ قانىتىۋەتتى. ئۇ يۈزىدىكى قانلارنى سۈرۈتۈپ تۇرۇپ: ئى الله! قەۋمىمنى ئەپۇ قىلغىن، ئۇلار ھەقىقەتەن بىلمەيدۇ» دېگەن ئىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

37/13 ـ وَعنْ أَبي سَعيدٍ وأَبي هُرَيْرة رضي اللَّه عَنْهُمَا عن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «مَا يُصِيبُ الْمُسْلِمَ مِنْ نَصَبٍ وَلاَ وَصَبٍ وَلاَ هَمٍّ وَلاَ حَزَن وَلاَ أَذًى وَلاَ غمٍّ، حتَّى الشَّوْكَةُ يُشَاكُها إِلاَّ كفَّر اللَّه بهَا مِنْ خطَايَاه» متفقٌ عليه.

37/13 ـ ئەبۇسەئىد ۋە ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالاردىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلمانلارغا ئېغىرچىلىق، كېسەل، غەم ـ قايغۇ ياكى ئەزىيەت ياكى ھەسرەت ھەتتا سانجىلغان تىكەنگە قەدەر ئەزىيەت يېتىپلا قالسا، ئۇنىڭ سەۋەبى بىلەن الله ئۇلارنىڭ گۇناھلىرىنى ئۆچۈرىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

38/14 ـ وعن ابْن مسْعُود رضي اللَّه عنه قَالَ: دَخلْتُ عَلى النَبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَهُو يُوعَكُ فَقُلْتُ يا رسُولَ اللَّه إِنَّكَ تُوعكُ وَعْكاً شَديداً قال: «أَجَلْ إِنِّي أُوعَكُ كَمَا يُوعَكُ رَجُلانِ مِنْكُم» قُلْتُ: ذلك أَنَّ لَكَ أَجْريْن؟ قال: «أَجَلْ ذَلك كَذَلك مَا مِنْ مُسْلِمٍ يُصِيبُهُ أَذًى، شوْكَةٌ فَمَا فوْقَهَا إلاَّ كَفَّر اللَّه بهَا سيئاته، وَحطَّتْ عنْهُ ذُنُوبُهُ كَمَا تَحُطُّ الشَّجرةُ وَرَقَهَا» متفقٌ عليه.

38/14 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كىرسەم ئۇنىڭ قىزىتمىسى ئۆرلەپ كېتىپتۇ. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! قىزىتماڭ بەك ئۆرلەپ كېتىپتۇ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شۇنداق، مەن سىلەردىن ئىككى ئادەمنىڭ قىزىتمىسىغا باراۋەر قىزىۋاتىمەن» دېدى. مەن: ئاشۇنداق بولۇشىدا ساڭا قوش ئەجىر بولامدۇ؟ دېسەم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە، شۇنداق بولىدۇ. بىر مۇسۇلمانغا تىكەنچىلىك ياكى ئۇنىڭدىن چوڭراق ياكى كىچىكرەك نەرسە كىرىپ كېتىپ ئەزىيەت يەتسە ئۇنىڭ سەۋەبى بىلەن الله ئۇ ئادەمنىڭ گۇناھىنى ئۆچۈرىدۇ. ئۇنىڭ گۇناھلىرى دەرەخنىڭ يوپۇرماقلىرى تۆكۈلگەنگە ئوخشاش ئۇنىڭدىن تۆكۈلىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

39/15 ـ وعنْ أبي هُرَيرة رضيَ اللَّهُ عنه قال: قال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ يُرِدِ اللَّهُ بِهِ خَيْراً يُصِبْ مِنْهُ» رواه البخاري.

39/15 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله كىمگە ياخشىلىقنى ئىرادە قىلسا، ئۇ كىشىنى كېلىشمەسلىككە مۇپتىلا قىلىدۇ». [بۇخارىدىن]

40/16 ـ وعَنْ أَنَسٍ رضي اللَّهُ عنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يتَمنيَنَّ أَحدُكُمُ الْمَوْتَ لِضُرٍّ أَصَابَهُ، فَإِنْ كَانَ لا بُدَّ فاعلاً فليقُل: اللَّهُمَّ أَحْيِني ما كَانَت الْحياةُ خَيراً لِي وتوفَّني إِذَا كَانَتِ الْوفَاةُ خَيْراً لِي» متفق عليه.

40/16 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن بىرىڭلار ئۆزىگە يەتكەن يامانلىق سەۋەبىدىن ئۆلۈمنى ئۈمىد قىلمىسۇن، ئەگەر شۇنداق قىلىشتىن باشقا چارە بولمىسا، ئۇ ئادەم: ئى الله! ئەگەر ھايات ياخشى بولسا، مېنى ھايات قالدۇرغىن، ئەگەر ماڭا ئۆلۈم ياخشى بولسا مېنى ۋاپات تاپقۇزغىن، دېسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

41/17 ـ وعنْ أبي عبدِ اللَّهِ خَبَّابِ بْنِ الأَرتِّ رضيَ اللَّهُ عنه قال: شَكَوْنَا إِلَى رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَهُو مُتَوسِّدٌ بُردةً لَهُ في ظلِّ الْكَعْبَةِ، فَقُلْنَا: أَلا تَسْتَنْصرُ لَنَا أَلا تَدْعُو لَنَا؟ فَقَالَ: «قَد كَانَ مَنْ قَبْلَكُمْ يؤْخَذُ الرَّجُلُ فيُحْفَرُ لَهُ في الأَرْضِ فيجْعلُ فِيهَا، ثمَّ يُؤْتِي بالْمِنْشارِ فَيُوضَعُ علَى رَأْسِهِ فيُجعلُ نصْفَيْن، ويُمْشطُ بِأَمْشاطِ الْحديدِ مَا دُونَ لَحْمِهِ وَعظْمِهِ، ما يَصُدُّهُ ذلكَ عَنْ دِينِهِ، واللَّه ليتِمنَّ اللَّهُ هَذا الأَمْرَ حتَّى يسِيرِ الرَّاكِبُ مِنْ صنْعاءَ إِلَى حَضْرمْوتَ لا يخافُ إِلاَّ الله والذِّئْبَ عَلَى غنَمِهِ، ولكِنَّكُمْ تَسْتَعْجِلُونَ» رواه البخاري.

وفي رواية: «وهُوَ مُتَوسِّدٌ بُرْدَةً وقَدْ لقِينَا مِنَ الْمُشْرِكِين شِدَّةً».

41/17 ـ ئەبۇئابدۇللاھ خەبباب ئىبنى ئەرت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا شىكايەت قىلغىلى كەلسەك، ئۇ كەبىنىڭ سايىسىدا تونىنى ياستۇق قىلىپ يېتىپتۇ. بىز: دۇئا قىلىپ بىزگە نۇسرەت تەلەپ قىلغان بولساڭ، دېسەك. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن ئۇممەتلەردىن كاپىرلار مۆمىنلەرنى تۇتۇپ كېلىپ زېمىننى كولاپ ئۇلارنى شۇ يەرگە تاشلايتتى. ئاندىن ھەرە ئېلىپ كېلىپ ئۇلارنىڭ باشلىرىنىڭ ئۈستىلىرىگە قويۇپ ھەردەپ ئۇلارنى ئىككى پارچە قىلىۋېتەتتى ۋە تۆمۈر تاغاقلار بىلەن ئۇلارنى تاراپ

ئۇلارنىڭ گۆشلىرىنى ئۇستىخانلىرىدىن ئايرىۋېتەتتى. شۇنداق ئازابلارمۇ ئۇلارنى دىنىدىن ياندۇرۇۋېتەلمىگەن ئىدى. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، الله ئىسلام دىنىنى ئەلۋەتتە ئۇستۇنلۇككە ئىگە قىلىدۇ. ھەتتا سەنئادىن ھەزرەمۇۋتكىچە[1] ئۇلاغ بىلەن سەپەر قىلغان كىشىلەر ھېچنېمىدىن قورقمايدۇ. پەقەت الله تائالادىن ۋە قويلىرىنى بۆرىلەرنىڭ يەپ كېتىشىدىن قورقىدۇ. لېكىن سىلەر ئالدىراپ كېتىۋاتىسىلەر»، دېدى. [بۇخارىدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تونىنى يېشىغا قويۇپ يېتىپتۇ، بىز بولساق مۇشرىكلار تەرىپىدىن ئەزىيەتكە ئۇچراۋاتىمىز» دېيىلگەن.

42/18 ـ وعن ابن مَسعُودٍ رضي اللَّه عنه قال: لَمَّا كَانَ يَوْمُ حُنَيْنٍ آثر رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَاساً فِي الْقِسْمَةِ: فأَعْطَى الأَقْرعَ بْنَ حابِسٍ مائةً مِنَ الإبِلِ وأَعْطَى عُيَيْنَةَ بْنَ حِصْنٍ مِثْلَ ذلِكَ، وأَعطى نَاساً منْ أَشرافِ الْعربِ وآثَرهُمْ يوْمئِذٍ في الْقِسْمَةِ. فَقَالَ رجُلٌ: واللَّهِ إنَّ هَذِهِ قِسْمَةٌ ما عُدِلَ فِيها، وما أُرِيد فِيهَا وَجهُ اللَّه، فَقُلْتُ: واللَّه لأُخْبِرَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فأَتيْتُهُ فَأَخبرته بِما قال، فتغَيَّر وَجْهُهُ حتَّى كَانَ كَالصِّرْفِ. ثُمَّ قال: «فَمنْ يَعْدِلُ إذَا لَمْ يعدِلِ اللَّهُ ورسُولُهُ؟ ثم قال: يرحَمُ اللَّهُ موسى قَدْ أُوذِيَ بِأَكْثَرَ مِنْ هَذَا فَصبرَ» فَقُلْتُ: لا جرمَ لا أَرْفعُ إِلَيه بعْدها حدِيثاً. متفقٌ عليه.

42/18 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: ھۇنەيىن كۈنىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام غەنىمەتلەرنى تەقسىم قىلىشتا بەزى كىشىلەرگە ئالاھىدە كۆڭۈل بۆلدى. ئەقرە ئىبنى ھابىسقا 100 تۆگە، ئۇيەينە ئىبنى ھىسنگە 100 تۆگە بەردى ۋە ئەرەبلەرنىڭ مۆتىۋەرلىرىگىمۇ كۆپلەپ نەرسەر بەردى. ئۇلارغا شۇ كۈنى تەقسىماتتا ئالاھىدىرەك مۇئامىلىدە بولدى. ئاندىن بىر كىشى: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بۇ تەقسىماتتا ئادىللىق بولمىدى، الله نىڭ رازىلىقىمۇ مەقسەت قىلىنمىدى، دېگەن ئىدى. مەن: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مەن بۇ گەپنى چوقۇم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يەتكۈزىمەن، دېدىم. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ ئۇنىڭ ئېيتقانلىرىنى يەتكۈزگىنىمدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ چىرايى ئۆزگۈرۈپ، گويا قىزىل بوياقتا ئوخشاش بولۇپ كەتتى. ئاندىن ئۇ: «الله ۋە الله نىڭ رەسۇلى ئادىل بولالمىسا كىم ئادىل بولالايدۇ؟» دېدى. ئاندىن كېيىن: «الله مۇسا ئەلەيھىسسالامغا رەھمەت قىلسۇن! ھەقىقەتەن ئۇنىڭغا بۇنىڭدىنمۇ كۆپ ئەزىيەتلەر يەتكەندە ئۇ سەۋر قىلغان ئىدى» دېدى. مەن: بۇنىڭدىن كېيىن ھەرگىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا گەپ يەتكۈزۈپ كەلمەيمەن، دېدىم. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

43/19 ـ وعن أنس رضي اللَّه عنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إذَا أَرَادَ اللَّهُ بعبْدِهِ خَيْراً عجَّلَ لَهُ الْعُقُوبةَ في الدُّنْيَا، وإذَا أَرَادَ اللَّه بِعبدِهِ الشَّرَّ أَمسَكَ عنْهُ بذَنْبِهِ حتَّى يُوافِيَ بِهِ يَومَ الْقِيامةِ».

وقَالَ النبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ عِظَمَ الْجزاءِ مَعَ عِظَمِ الْبلاءِ، وإنَّ اللَّه تعالى إِذَا أَحَبَّ قَوماً ابتلاهُمْ، فَمنْ رضِيَ فلَهُ الرضَا، ومَنْ سَخِطَ فَلَهُ السُّخْطُ» رواه الترمذي وقَالَ: حديثٌ حسنٌ.

43/19 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر الله بىرەر بەندىسىگە ياخشىلىقنى ئىرادە قىلسا، ئۇنىڭغا جازاسىنى دۇنيادىلا

[1] "سەنئا" ـ يەمەننىڭ پايتەختى. "ھەزرەمۇۋت" ئەدەن يەمەن شەھىرىنىڭ شەرقىغە، دېڭىز قىرغىقىغ يېقىن شەھەر.

بېرىۋېتىدۇ. ئەگەر الله بىرەر بەندىسىگە ياماnlıقنى ئىرادە قىلسا، قىيامەت كۈنى تولۇق جازا بېرىش ئۈچۈن ئۇنى گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن جازالاشنى قىيامەت كۈنىگە كېچىكتۈرىدۇ».

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە: «سىناق قانچە چوڭ بولسا، ئەجىر شۇنچىلىك چوڭ بولىدۇ. الله ھەقىقەتەن بىرەر قەۋمنى ياخشى كۆرسە تۈرلۈك بالالار بىلەن ئۇلارنى سىنايدۇ. كىمكى ئۇنىڭغا رازى بولسا الله ئۇنىڭدىن رازى بولىدۇ. كىمكى ئۇنىڭغا غەزەپلەنسە الله ئۇنىڭغا غەزەپلىنىدۇ» دېگەن. [تىرمىزىدىن]

44/20 ـ وعنْ أَنَسٍ رضي اللّه عنه قال: كَانَ ابْنٌ لأبي طلْحةَ رضي اللّه عنه يَشْتَكي، فخرج أبُو طَلْحة، فَقُبِضَ الصَّبِيُّ، فَلَمَّا رَجَعَ أَبُو طَلْحةَ قال: ما فَعَلَ ابني؟ قَالَت أُمُّ سُلَيْم وَهِيَ أُمُّ الصَّبِيِّ: هو أَسْكَنُ مَا كَانَ، فَقَرَّبَتْ إِلَيْهِ الْعَشَاءَ فَتَعَشَّى، ثُمَّ أَصَابَ مِنْهَا، فَلَمَّا فرغَ قَالَتْ: وارُوا الصَّبِيَّ، فَلَمَّا أَصْبحَ أَبُو طَلْحَة أَتَى رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَأَخْبرهُ، فَقَالَ: «أعرَّسْتُمُ اللَّيْلَةَ؟» قَالَ: نَعَمْ، قال: «اللَّهمَّ باركْ لَهُما» فَولَدتْ غُلاماً فقَالَ لِي أَبُو طَلْحَةَ: احْمِلْهُ حتَّى تَأْتِيَ بِهِ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وبَعثَ مَعهُ بِتمْرَات، فقال: «أَمعهُ شيْءٌ؟» قال: نعمْ، تَمراتٌ فَأَخَذَهَا النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَمضَغَهَا، ثُمَّ أَخذَهَا مِنْ فِيهِ فَجَعَلَهَا في فِي الصَّبيِّ ثُمَّ حَنَّكَه وسمَّاهُ عبدَ اللَّهِ متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ للْبُخَاريِّ: قال ابْنُ عُيَيْنَة: فَقَالَ رجُلٌ منَ الأَنْصارِ: فَرَأَيْتُ تَسعة أَوْلادٍ كلُّهُمْ قدْ قَرؤُوا الْقُرْآنَ، يعْنِي مِنْ أَوْلادِ عَبْدِ اللَّه الْموْلُود.

وفي روايةٍ لمسلِم: ماتَ ابْنٌ لأَبِي طَلْحَةَ مِنْ أُمِّ سُلَيْمٍ، فَقَالَتْ لأَهْلِهَا: لا تُحَدِّثُوا أَبَا طَلْحَةَ بابنِهِ حتَّى أَكُونَ أَنَا أُحَدِّثُهُ، فَجَاءَ فَقَرَّبَتْ إِلَيْهِ عَشَاءً فَأَكَلَ وشَرِبَ، ثُمَّ تَصنَّعتْ لهُ أَحْسنَ ما كانتْ تَصنَّعُ قَبْلَ ذلكَ، فَوقَعَ بِهَا، فَلَمَّا أَنْ رأَتْ أَنَّهُ قَدْ شَبِعَ وأَصَابَ مِنْها قالتْ: يا أَبَا طلْحةَ، أَرَايْتَ لَوْ أَنَّ قَوْماً أَعارُوا عارِيتَهُمْ أَهْل بيْتٍ فَطَلَبوا عارِيَتَهُم، أَلَهُمْ أَنْ يمْنَعُوهَا؟ قَالَ: لا، فَقَالَتْ: فاحتسِبْ ابْنَكَ. قَالَ: فغَضِبَ، ثُمَّ قَالَ: تركتنِي حتَّى إِذَا تَلطَّخْتُ ثُمَّ أَخْبرتِني بِابْنِي، فَانْطَلَقَ حتَّى أَتَى رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فأَخْبَرهُ بمَا كَانَ، فَقَالَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «بَارَكَ اللَّه لكُما في لَيْلَتِكُما».

قال: فحملَتْ، قال: وكَانَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في سفَرٍ وهِي مَعَهُ وكَانَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذَا أَتَى الْمَدِينَةِ مِنْ سَفَرٍ لاَ يَطْرُقُها طُرُوقاً فَدنَوْا مِنَ الْمَدِينَةِ، فَضَرَبَهَا الْمَخاضُ، فَاحْتَبَس عَلَيْهَا أَبُو طلْحَةَ، وانْطلَقَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. قَالَ: يقُولُ أَبُو طَلْحة إِنَّكَ لتعلمُ يَا ربِّ أَنَّهُ يعْجِبُنِي أَنْ أَخْرُجَ معَ رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذَا خَرَجَ، وأَدْخُلَ مَعهُ إِذَا دَخَلَ، وقَدِ احْتَبَسْتُ بِما تَرى. تقولُ أُمُّ سُلَيْمٍ: يا أَبَا طلْحةَ مَا أَجِد الَّذي كنْتُ أَجِدُ، انْطَلِقْ، فانطَلَقْنَا، وضَربهَا المَخاضُ حِينَ قدِمَا فَولَدتْ غُلاماً. فقالَتْ لِي أُمِّي: يا أَنَسُ لا يُرْضِعُهُ أَحدٌ تَغْدُوَ بِهِ عَلَى رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فلمَّا أَصْبحَ احتملْتُهُ فانطَلَقْتُ بِهِ إِلَى رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. وذَكَرَ تَمامَ الْحَدِيثِ.

**44/20** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئەبۇتەلھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئوغلى ئاغرىپ قالغان ئىدى. ئەبۇتەلھە ئۆيدىن چىقىپ كەتكەندە ئۇ بالا ئۆلۈپ قالدى. ئەبۇتەلھە قايتىپ كېلىپ ئايالىدىن بالا قانداقراق، دەپ سورىدى. بالىنىڭ ئانىسى ئۇممۇ سۇلەيم: بۇرۇنقىدىن شۈك بولۇپ قالدى، دېدى. ئاندىن ئايالى ئۇنىڭغا كەچلىك تاماق ئەكەلدى. كەچ كىرگەندە ئۇ ئايالى بىلەن بىللە بولدى. كېيىن ئۇممۇ سۇلەيم: بالىنى كۆمۈڭلار، دېدى. تاڭ ئاتقاندا ئەبۇتەلھە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ بۇ ئىشتىن خەۋەرلەندۈردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كېچىدە بىللە بولدۇڭلارمۇ؟» دېدى. ئەبۇتەلھە: ھەئە، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى الله! ئۇ ئىككىسىگە بەرىكەت ئاتا قىلغىن» دەپ دۇئا قىلدى. كېيىن ئۇممۇ سۇلەيم بىر ئوغۇل تۇغدى. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئېيتتى: ئەبۇتەلھە ماڭا، بالىنى كۆتۈرۈپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بارغىن، دېدى ۋە بالا بىلەن بىرگە بىر نەچچە تال خورما ئەۋەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بالا بىلەن بىرەر نەرسە بارمۇ؟» دېدى. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ھەئە، خورمىلار بار، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خورمىلارنى ئېلىپ چاينىدى، ئاندىن ئۇنى ئاغزىدىن چىقىرىپ بالىنىڭ ئاغزىغا سېلىپ ئېغىزلاندۇردى ۋە ئۇنىڭغا ئابدۇللاھ دەپ ئىسىم قويدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

بۇخارىنىڭ رىۋايىتىدە ئىبنى ئۇيەينە مۇنداق دېدى: ئەنسارىلاردىن بىر كىشى ئېيتتى: مەن توققۇز بالىنى كۆردۈم، ئۇلارنىڭ ھەممىسى قۇرئاننى يادلىغانلار بولۇپ، مۇشۇ يېڭى تۇغۇلغان ئابدۇللاھنىڭ بالىلىرى ئىدى.

مۇسلىمنىڭ رىۋايىتىدە: ئەبۇتەلھەنىڭ ئۇممۇ سۇلەيمدىن بولغان ئوغلى ئۆلۈپ كەتتى. ئۇممۇ سۇلەيم ئائىلىسىدىكىلەرگە: سىلەر ئەبۇتەلھەگە بالىسى توغرۇلۇق مەن گەپ قىلمىغىچە ھەرگىز گەپ قىلماڭلار، دېدى. ئەبۇتەلھە قايتىپ كەلدى. ئايالى ئۇنىڭغا كەچلىك تاماق ئېلىپ كەلدى. ئۇ، يېدى ۋە ئىچتى. ئاندىن ئۇممۇ سۇلەيم ئىلگىرى ياسانغاندىنمۇ چىرايلىقراق ياساندى. ئاندىن ئەبۇتەلھە ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولدى. ئۇ ئايال ئەبۇتەلھەنىڭ خۇرسەن بولغانلىقىنى كۆرگەن چاغدا، ئى ئەبۇتەلھە! ئېيتىپ باقە، ئەگەر كىشىلەر بىرەر ئائىلىدىن بىرەر نەرسىنى ئارىيەت ئالغان بولسا، ئاندىن شۇ ئائىلە ئارىيەت بەرگەن نەرسىسىنى تەلەپ قىلسا ئۇنى رەت قىلسا بولامدۇ؟ دېدى. ئەبۇتەلھە: ياق، دېدى. ئايالى: ئۇنداقتا، سەن ئوغلۇڭنىڭ ئىشىغا سەۋر قىلىپ ساۋاب كۈتكىن، دېدى. ئەبۇتەلھەنىڭ ئاچچىقى كېلىپ: سەن مېنى جۇنۇب ھالەتكە كەلتۈرۈپ قويۇپ ئاندىن ئوغلۇمنىڭ ئىشىنى ماڭا خەۋەر قىلدىڭمۇ؟ دېدى. ئاندىن ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ بولغان ئەھۋالنى خەۋەر قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىككىڭلارنىڭ كېچىسىگە الله بەرىكەت ئاتا قىلسۇن!» دېدى. ئۇممۇ سۇلەيم ھامىلدار بولدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر سەپەردە ئىدى، ئۇممۇسۇلەيممۇ شۇ سەپەردە ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە سەپەردىن كېچىدە قايتىپ كەلسە، ئۆيگە ئىشىكلەرنى تاراقلىتىپ تۇيۇقسىز كىرىشنى خالىمايتتى. ئۇلار مەدىنىگە ئاز قالغاندا ئۇممۇسۇلەيمنى تولغاق تۇتتى. شۇنىڭ بىلەن ئەبۇتەلھە سەرپەردىن توختاپ قالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېڭىۋەردى. ئەبۇتەلھە: ئى رەببىم! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچان سىرتقا چىقسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە چىقىشنى شۇنچە ياخشى كۆرىدىغانلىقىمنى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە قايتىشنىمۇ شۇنچە ياخشى كۆرىدىغانلىقىمنى ئەلۋەتتە بىلىسەن. ھەقىقەتەن سەن كۆرۈۋاتقان ئىش بىلەن مەن يولۇمدىن توختاپ قالدىم، دېدى. ئۇممۇسۇلەيم: ئى ئەبۇتەلھە! مەن بۇرۇن تارتقان تولغاق ئازابىنى تارتمىدىم.

مېڭۋەرگىن، دېدى. ئاندىن بىز ماڭدۇق. مەدىنىگە كەلگەندە ئۇنى يەنە تولغاق تۇتۇپ بىر ئوغۇل تۇغدى. ئانام ماڭا: ئى ئەنەس! تاكى سەن، ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا ئېلىپ بارمىغۇچە ئۇنى ھېچكىمگە ئەمگۈزمەڭلار، دېدى.

تاڭ ئاتقاندا ئۇنى كۆتۈرۈپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلدىم، بالا بىلەن بىرگە بىر نەچچە تال خورما بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بالا بىلەن بىرەر نەرسە بارمۇ؟» دېدى. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ھەئە، خورمىلار بار، دېدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خورمىلارنى ئېلىپ چاينىدى، ئاندىن ئۇنى ئاغزىدىن چىقىرىپ بالىنىڭ ئاغزىغا سېلىپ ئېغىزلاندۇردى ۋە ئۇنىڭغا ئابدۇللاھ دەپ ئىسىم قويدى، دېيىلگەن.

45/21 - وعنْ أَبي هُريرة رضي اللَّه عنه أن رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لَيْسَ الشديدُ بالصُّرَعةِ إِنَّما الشديدُ الَّذي يَمْلِكُ نَفْسَهُ عِنْد الْغَضَبِ» متفقٌ عليه.

45/21 - ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «باتۇرلۇق چېلىشىش بىلەن ئەمەس، پەقەت غەزەپ كەلگەن چاغدا ئۆزىنى تۇتۇۋېلىش بىلەن بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

46/22 - وعنْ سُلَيْمانَ بْنِ صُرَدٍ رضي اللَّه عنهُ قال: كُنْتُ جالِساً مع النَّبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ورجُلان يستَبَّانِ وأَحدُهُمَا قَدِ احْمَرَّ وَجْهُهُ. وانْتفَخَتْ أَوداجهُ. فقال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنِّي لأَعلَمُ كَلِمةً لَوْ قَالَهَا لَذَهَبَ عنْهُ ما يجِدُ، لوْ قَالَ: أَعْوذُ بِاللّهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ ذَهَبَ منه ما يجدُ» فقَالُوا لَهُ: إِنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «تعوَّذْ باللَّهِ مِن الشَّيْطان الرَّجيمِ». متفقٌ عليه.

46/22 - سۇلايمان ئىبنى سۇرەد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ئولتۇراتتىم. ئىككى ئادەم تىللىشىپ قالدى. ئۇلارنىڭ بىرىنىڭ يۈزى قىزىرىپ تومۇرلىرى كۆپۈپ كېتىپتۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەقىقەتەن، مەن بىر سۆز بىلىمەن، ئەگەر ئۇ، بۇ سۆزنى ئېيتسا ئۇ ئادەمنىڭ ئاچچىقى كېتىدۇ، يەنى «(ئەئۇزۇبىللاھى مىنەش شەيتانىر رەجىم) دېسە ئۇنىڭدىن ئاچچىقى كېتىدۇ» دېدى. ساھابىلار ئۇ غەزەپلەنگەن كىشىگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئەئۇزۇبىللاھى مىنەش شەيتانىر رەجىم ) دەڭلار» دېدى دەپ خەۋەر قىلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

47/23 - وعنْ مُعاذ بْنِ أَنَسٍ رضي اللَّه عنه أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «مَنْ كظَمَ غيظاً، وهُو قَادِرٌ عَلَى أَنْ يُنْفِذَهُ، دَعَاهُ اللَّهُ سُبْحانَهُ وتَعالَى عَلَى رُؤُوسِ الْخلائقِ يَوْمَ الْقِيامَةِ حَتَّى يُخَيِّرَهُ مِنَ الْحُورِ الْعِينِ مَا شَاءَ» رواه أَبُو داوُدَ، والتِّرْمِذِيُّ وقال: حديثٌ حسنٌ.

47/23 - مۇئاز ئىبنى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئۆچىنى ئېلىشقا قادىر تۇرۇقلۇق ئاچچىقىنى يۇتسا، اللہ تائالا قىيامەت كۈنى ئۇ ئادەمنى چاقىرىپ كىشىلەرنىڭ ئالدىدا چاقىرىپ خالىغان شەھلا كۆزلۈك ھۆرلەردىن تاللاتقۇزىدۇ». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

48/24 ـ وعنْ أَبِي هُرَيْرَةَ رَضِيَ اللَّهُ عنهُ أَنَّ رَجُلاً قَالَ للنَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: أَوْصِنِي، قَالَ: «لا تَغضَبْ» فَردَّدَ مِراراً قَالَ، «لا تَغْضَبْ» رواه البخاريُّ.

48/24 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ماڭا نەسىھەت قىلغىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «غەزەپلەنمە» دېدى. ئاندىن ئۇ ئادەم بۇ سۆزنى يەنە بىر قانچە قېتىم تەكرارلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەرقېتىمدا ئۇنىڭغا: «غەزەپلەنمە»، دېدى. [بۇخارىدىن]

49/25 ـ وَعَنْ أَبِي هُرَيْرَةَ رَضِيَ اللَّهُ عنه قال: قال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَا يَزَالُ الْبَلاءُ بِالْمُؤْمِنِ وَالْمؤمِنَةِ فِي نَفْسِهِ وَولَدِهِ ومَالِهِ حَتَّى يَلْقَى اللَّه تعالى وَمَا عَلَيْهِ خَطِيئَةٌ» رواه التِّرْمِذيُّ وقال: حديثٌ حسنٌ صحِيحٌ.

25/49 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۆمىن ئەر ۋە مۆمىن ئاياللار گۇناھلىرى تۈگەپ الله تائالا بىلەن ئۇچراشقۇچە ئۆزلىرىنىڭ جانلىرىدا، باللىرىدا ۋە ماللىرىدا سىنىلىپ تۇرىدۇ». [تىرمىزىدىن]

50/26 ـ وَعَنْ ابْنِ عَبَاسٍ رضي اللَّه عنهما قال: قَدِمَ عُيَيْنَةُ بْنُ حِصْنٍ فَنَزلَ عَلَى ابْنِ أَخيهِ الْحُر بْنِ قَيْسٍ، وَكَانَ مِن النَّفَرِ الَّذِين يُدْنِيهِمْ عُمرُ رضِيَ اللَّهُ عنهُ، وَكَانَ الْقُرَّاءُ أَصْحابَ مَجْلِسِ عُمَرَ رضي اللَّهُ عنه وَمُشاوَرَتِهِ كُهولاً كَانُوا أَوْ شُبَّاناً، فَقَالَ عُيَيْنَةُ لابْنِ أَخيهِ: يَا ابْنَ أَخِي لَكَ وَجْهٌ عِنْدَ هَذَا الأَمِيرِ فَاسْتَأْذِنْ لِي عَلَيْهِ، فاستَأْذنَ فَأَذِنَ لَهُ عُمرُ. فَلَمَّا دخَلَ قَالَ: هِيْ يا ابْنَ الْخَطَّاب، فَوَاللَّه مَا تُعْطِينَا الْجَزْلَ وَلا تَحْكُمُ فِينَا بِالْعَدْل، فَغَضِبَ عُمَرُ رضِيَ اللَّه عنه حتَّى هَمَّ أَنْ يُوقِعَ بِهِ فَقَالَ لَهُ الْحُرُّ: يا أَمِيرَ الْمُؤْمِنِينَ إِنَّ اللَّه تعَالى قَال لِنبِيِّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: ﴿خُذِ الْعَفْوَ وَأْمُرْ بِالْعُرْفِ وَأَعْرِضْ عَنِ الْجَاهِلِينَ﴾ وإِنَّ هَذَا مِنَ الجاهلينَ، وَاللَّه ما جاوَزَهَا عُمَرُ حِينَ تلاها، وكَانَ وَقَّافاً عِنْدَ كِتَابِ اللَّهِ تعالى رواه البخارى.

50/26 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇئەينە ئىبنى ھەسنى كەلگەندە قېرىندىشىنىڭ ئوغلى ھۇر ئىبنى قەيسنىڭ ئۆيىگە چۈشتى. ھۇر ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېقىنلىرىدىن ئىدى. قارىلار مەيلى قېرى بولسۇن، مەيلى ياش بولسۇن ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەمسۆھبەت كىشىلىرى ۋە مەسلىھەتچىلىرى ئىدى. ئۇيەينە قېرىندىشىنىڭ ئوغلىغا: ئى قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى! سېنىڭ خەلىپە ئالدىدا يۈزىڭ بار. ئۇنىڭ بىلەن كۆرۈشىشكە ماڭا رۇخسەت ئېلىپ بەرسەڭ، دېدى. ئۇ رۇخسەت سورىدى. خەلىپە ئۆمەر ئۇنىڭغا رۇخسەت بەردى. ئۇيەينە كىرىپ: ئى خەتتابنىڭ ئوغلى! الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سەن بىزگە كۆپ نەرسە بەرمىدىڭ، بىزنىڭ ئوتتۇرىمىزدا ئادىل ھۆكۈم قىلمىدىڭ، دېدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئاچچىقى كەلدى. ھەتتا ئۇنى ئۇرۇشنى ئويلاپ كەتتى. شۇنىڭ بىلەن ھۇر ئۇنىڭغا: ئى مۆمىنلەرنىڭ خەلىپىسى! ھەقىقەتەن الله ئۆز پەيغەمبەرىگە: ﴿ئەپۇنى دوست تۇتقىن، ياخشىلىققا بۇيرۇغىن ۋە نادانلاردىن يۈز ئۆرۈگىن﴾[1] دېگەن ئىدى. ھەقىقەتەن ئۇيەينە نادانلاردىندۇر، دېدى. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئايەت ئوقۇلۇۋاتقان چاغدا

[1] سۈرە ئەئراف 198 ـ ئايەت.

ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ سۆكۈتتە تۇردى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ الله نىڭ كىتابى ئوقۇلغان چاغدا ھەر قانداق ئىشتىن توختايتتى. [بۇخارىدىن]

51/27 ـ وعَن ابْنِ مسْعُودٍ رضي اللَّه عنه أنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِنَّهَا سَتكُونُ بَعْدِى أَثَرَةٌ وَأُمُورٌ تُنْكِرونَها، قَالُوا: يا رسُولَ اللَّهِ فَما تَأْمرُنا؟ قالَ: تُؤَدُّونَ الْحقَّ الَّذي عَلَيْكُمْ وتَسْأَلونَ اللَّهَ الذي لكُمْ» متفقٌ عليه.

51/27 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەندىن كېيىن شەخسىيەتچىلىك ۋە سىلەر يامان كۆرىدىغان بىر مۇنچە ئىشلار مەيدانغا كېلىدۇ» دېدى. بىز: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى، ئۇ چاغدا بىزنى نېمىگە بۇيرۇيلا؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر ئۈستىڭلاردىكى ھەقنى ئادا قىلىڭلار، سىلەرگە مۇناسىۋەتلىك بولغان ئىشلار ئۈچۈن الله دىن ياردەم سوراڭلار»، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

52/28 ـ وَعن أبي يَحْيَى أُسَيْدِ بْنِ حُضَيْرٍ رضي اللَّهُ عنهُ أَنَّ رَجُلاً مِنَ الأَنْصَارِ قال: يا رسولَ اللَّهِ أَلا تَسْتَعْمِلُني كَمَا اسْتْعْملتَ فُلاناً وفلاناً فَقَالَ: «إِنَّكُمْ سَتَلْقَوْنَ بَعْدي أَثَرَةً فاصْبِرُوا حَتَّى تلقَوْني علَى الْحوْضِ» متفقٌ عليه.

52/28 ـ ئەبۇيەھيا ئۇسەيد ئىبنى ھۇزەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئەنسارىلاردىن بىر كىشى ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! پالانى كىشىگە ئەمەل بەرگىنىڭگە ئوخشاش ماڭىمۇ ئەمەل بەرمەمسەن؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر ھەققەتەن مەندىن كېيىن شەخسىيەتچىلىكلەرگە ئۇچرايسىلەر، بۇ ئىشتا تاكى ھەۋزى كەۋسەرنىڭ بويىدا ماڭا ئۇچراشقىچە سەۋر قىلىڭلار»، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

53/29 ـ وَعنْ أبي إِبْراهيمَ عَبْدِ اللَّه بْنِ أبي أَوْفي رضي اللَّهُ عنهمَا أَنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في بعْضِ أَيَّامِهِ التي لَقِيَ فِيهَا الْعَدُوَّ، انْتَظَرَ حَتَّى إِذَا مَالَتِ الشَّمْسُ قَامَ فِيهمْ فَقَالَ: «يَا أَيُّهَا النَّاسُ لا تَتَمَنَّوا لِقَاءَ الْعدُوِّ، وَاسْأَلُوا اللَّه العَافِيَةَ، فَإِذَا لقيتُموهم فاصْبِرُوا، وَاعْلَمُوا أَنَّ الْجَنَّة تَحْتَ ظِلاَلِ السُّيُوفِ» ثُمَّ قَالَ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اللَّهُمَّ مُنْزِلَ الْكِتَابِ وَمُجْرِيَ السَّحَابِ، وَهَازِمَ الأَحْزابِ، اهْزِمْهُمْ وَانْصُرْنا عَلَيْهِمْ». متفقٌ عليه وباللَّه التَّوْفيقُ.

53/29 ـ ئەبۇئىبراھىم ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇئەۋفا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۈشمەنلەر بىلەن ئۇرۇشقان كۈنلەرنىڭ بىرىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۈشمەننى تاكى كۈن قايرىلغىچە كۈتتى. ئاندىن ئورنىدىن تۇرۇپ: «ئى خالايىق! دۈشمەنلەر بىلەن ئۇچرىششنى ئۈمىد قىلماڭلار ۋە الله دىن خاتىرجەملىك سوراڭلار. ئەگەر دۈشمەنلەرگە ئۇچراشساڭلار چىدامىلىق بولۇڭلار، بىلىڭلاركى، جەننەت قىلىچلارنىڭ سايىسى ئاستىدا»، دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىتابنى چۈشۈرۈپ بەرگۈچى، بۇلۇتلارنى ماڭدۇرۇپ بەرگۈچى، قوشۇنلارنى ھالاك قىلغۇچى ئى الله! ئۇلارنى ھالاك قىلغىن، ئۇلارغا قارشى بىزگە ياردەم ئاتا قىلغىن» دەپ دۇئا قىلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 4 ـ باب

## راستچىللىق توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اتَّقُوا اللَّهَ وَكُونُوا مَعَ الصَّادِقِينَ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! الله دىن قورقۇڭلار، راستچىللار بىلەن بىللە بولۇڭلار﴾[1] ﴿وَالصَّادِقِينَ وَالصَّادِقَاتِ﴾ ﴿راستچىل ئەرلەر ۋە راستچىل ئاياللارغا... الله مەغپىرەت ۋە كاتتا ساۋاب تەييارلىدى﴾[2] ﴿فَلَوْ صَدَقُوا اللَّهَ لَكَانَ خَيْراً لَهُمْ﴾ ﴿ئۇرۇش قارار قىلىنغان چاغدا، ئۇلار الله غا سادىق بولۇشسا ئەلۋەتتە ئۇلار ئۈچۈن ياخشى ئىدى﴾[3].

54/1 ـ عَنِ ابْنِ مَسْعُودٍ رضي اللَّه عنه عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِنَّ الصِّدْقَ يَهْدِي إِلَى الْبِرِّ وَإِنَّ الْبِرَّ يَهْدِي إِلَى الجَنَّةِ، وَإِنَّ الرَّجُلَ لَيَصْدُقُ حَتَّى يُكْتَبَ عِنْدَ اللَّهِ صِدِّيقاً، وإِنَّ الْكَذِبَ يَهْدِي إِلَى الفجُورِ وَإِنَّ الفجُورَ يَهْدِي إِلَى النَّارِ، وَإِنَّ الرَّجُلَ لَيَكْذِبُ حَتَّى يُكْتَبَ عِنْدَ اللَّهِ كَذَّاباً» متفقٌ عليه.

**54/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەقىقەتەن راستچىللىق ياخشىلىققا باشلايدۇ، ياخشىلىق جەننەتكە باشلايدۇ. بىر ئادەم ھەقىقەتەن راستچىل سۆزلەۋېرىپ، الله نىڭ دەرگاھىدا راستچىل دەپ پۈتۈلىدۇ. يالغانچىلىق بولسا گۇناھقا باشلايدۇ. گۇناھ دوزاخقا باشلايدۇ. بىر ئادەم ھەقىقەتەن يالغانچىلىق قىلىۋېرىپ، تاكى الله نىڭ دەرگاھىدا يالغانچى دەپ پۈتۈلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

55/2 ـ عَنْ أَبي مُحَمَّدٍ الْحَسنِ بْنِ عَلِيٍّ بْنِ أَبي طَالِبٍ، رَضيَ اللَّهُ عَنْهما، قَالَ حفِظْتُ مِنْ رسولِاللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «دَعْ ما يَرِيبُكَ إِلَى مَا لا يَرِيبُكَ، فَإِنَّ الصِّدْقَ طُمأْنينَةٌ، وَالْكَذِبَ رِيبةٌ» رواه التِرْمذي وقال: حديثٌ صحيحٌ.

**55/2** ـ ھەسەن ئىبنى ئەلي ئىبنى ئەبۇتالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن مۇنۇ گەپلەرنى ئېسىمدە تۇتۇۋالغان ئىدىم: «سەن شەكلىنىدىغان نەرسىنى قويۇپ، شەكلەنمەيدىغان نەرسىنى تۇتقىن. چوقۇم راستچىللىق خاتىرجەملىكتۇر، يالغانچىلىق دېلغۇللۇقتۇر». [تىرمىزىدىن]

56/3 ـ عنْ أَبي سُفْيانَ صَخْرِ بْنِ حَرْبٍ. رضيَ اللَّه عنه. في حديثِهِ الطَّويلِ في قِصَّةِ هِرقْلُ، قَالَ هِرقْلُ: فَماذَا يَأْمُرُكُمْ يعْني النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ أَبُو سُفْيَانَ: قُلْتُ: يقول «اعْبُدُوا اللَّهَ وَحْدَهُ لا تُشْرِكُوا بِهِ شَيْئاً، واتْرُكُوا ما يَقُولُ آباؤُكُمْ، ويَأْمُرنَا بالصَّلاةِ والصِّدقِ، والْعفَافِ، والصِّلَةِ». متفقٌ عليه.

**56/3** ـ ئەبۇسۇفيان سەخر ئىبنى ھەرب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆزىنىڭ ھىرەقل قىسسىسىدىكى ئۇزۇن ھەدىسىدە مۇنداق دەيدۇ: ھىرەقل مەندىن سىلەرنىڭ پەيغەمبىرىڭلار سىلەرنى نىمىگە بۇيرۇيدۇ، دەپ سورىدى. ئۇ، بىزنى بىرلا الله غا ئىبادەت قىلىڭلار، ئۇنىڭغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەڭلار. ئاتا ـ

---

[1] سۈرە تەۋبە 119 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئەھزاب 35 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە مۇھەممەد 21 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بوۋاقلار دەپ كېلىۋاتقان نەرسىلەرنى تاشلاقلار دەيدۇ ۋە بىرنى ناماز ئوقۇشقا، راستچىللىققا، ئىپپەتلىك بولۇشقا ۋە ئۇرۇق ئارا سىلە ـ رەھىم قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

57/4 ـ عَنْ أبي ثَابِتٍ، وقِيلَ: أبي سعيدٍ، وقِيلَ: أبي الْولِيدِ، سَهْلِ بْنِ حُنيْفٍ، وَهُوَ بدرِيٌّ، رضي اللَّه عنه، أن النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ سَأَلَ اللَّهَ، تعالَى الشَّهَادَة بِصِدْقٍ بَلَّغهُ اللَّهُ مَنَازِلَ الشُّهدَاء، وإِنْ مَاتَ عَلَى فِراشِهِ» رواه مسلم.

57/4 ـ سەھل ئىبنى ھۇنەيف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «كىمكى الله تائالادىن راستچىللىق بىلەن شېھىتلىكنى سورىسا، ناۋادا ئۇ كىشى ئۆزىنىڭ كۆرپىسىدە ئۆلۈپ كەتسىمۇ، الله ئۇ كىشىنى شېھىتلەرنىڭ دەرىجىسىگە يەتكۈزىدۇ». [مۇسلىمدىن]

58/5 ـ عَنْ أبي هُريْرة رضي اللَّهُ عنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «غزا نَبِيٌّ مِنَ الأَنْبِياءِ صلواتُ اللَّه وسلامُهُ علَيهِمْ فَقَالَ لقوْمِهِ: لا يتْبعْني رَجُلٌ ملَكَ بُضْعَ امْرَأَةٍ. وَهُوَ يُرِيدُ أَن يَبْنِيَ بِهَا وَلَمَّا يَبْنِ بِها، ولا أحدٌ بَنَى بيُوتاً لَمْ يرفَع سُقوفَهَا، ولا أَحَدٌ اشْتَرى غَنَماً أَوْ خَلَفَاتٍ وهُو يَنْتَظِرُ أَوْلادَهَا. فَغزَا فَدنَا مِنَ الْقَرْيَةِ صلاةَ الْعصْرِ أَوْ قَرِيباً مِنْ ذلكَ، فَقَال للشَّمس: إِنَّكِ مَأْمُورةٌ وأَنا مأْمُورٌ، اللهمَّ احْبِسْهَا علَينا، فَحُبِستْ حَتَّى فَتَحَ اللَّهُ عليْهِ، فَجَمَعَ الْغَنَائِم، فَجاءَتْ يَعْنِي النَّارَ لتَأْكُلَهَا فَلَمْ تطْعمْهَا، فقال: إِنَّ فِيكُمْ غُلُولاً، فليبايعني منْ كُلِّ قبِيلَةٍ رجُلٌ، فلزِقتْ يدُ رَجُلٍ بِيدِهِ فَقَالَ: فِيكُم الْغُلولُ، فليبايعنِي قبِيلَتُك، فلزقَتْ يدُ رجُلَيْنِ أَو ثلاثَةٍ بِيَدِهِ فقَالَ: فِيكُمُ الْغُلُولُ، فَجاءوا برَأْسٍ مِثْلِ رَأْس بَقَرَةٍ مِنْ الذَّهبِ، فوضَعها فَجَاءَت النَّارُ فَأَكَلَتها، فلمْ تَحل الْغَنَائِمُ لأَحدٍ قَبلَنَا، ثُمَّ أَحَلَّ اللَّهُ لَنا الغَنَائِمَ لَمَّا رأَى ضَعفَنَا وعجزَنَا فأَحلَّها لنَا» متفقٌ عليه.

58/5 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «پەيغەمبەرلەردىن بىرى غازاتقا چىقتى. ئۇ ئۆزىنىڭ قەۋمىگە: يېڭىدىن توي قىلىپ ئايالى بىلەن بىر ياستۇققا باش قويۇشنى خالاپ تېخى بىرگە بولمىغان كىشى، يەنە ئۆي سېلىپ ئۆيىنىڭ ئۈستىنى يېپىپ بولمىغان كىشى ۋە قوي ياكى بوغاز تۆگە سېتىۋېلىپ ئۇنىڭ تۇغىشىنى ساقلاپ تۇرىۋاتقان كىشىمۇ ماڭا ئەگىشىپ (غازاتقا) چىقمىسۇن، دېدى. ئاندىن غازاتقا يۈرۈش قىلدى. ناماز ئەسىر ۋاقتىدا ياكى ئۇنىڭغا ئاز قالغاندا بىر شەھەرگە يېقىنلاشتى. ئۇ قۇياشقا: سەنمۇ بۇيرۇق بىلەن ماڭىسەن، مەنمۇ بۇيرۇق بىلەن ماڭىمەن، ئى الله! قۇياشنى بىزگە توختىتىپ بەرگىن، دېدى. تاكى الله ئۇلارغا غەلىبە ئاتا قىلغۇچىلىك قۇياش توختىتىلىپ قويۇلدى. پەيغەمبەر غەنىمەتلەرنى يىغدى، ئۇ غەنىمەتلەرنى كۆيدۈرۈش ئۈچۈن ئوت كەلدى. لېكىن ئۇنى كۆيدۈرمىدى. پەيغەمبەر: ئىچىڭلاردا خىيانەتچى بار ئىكەن، ماڭا ھەر بىر قەبىلىدىن بىر كىشى قولىنى بەرسۇن، دېدى. شۇنداق قىلىپ بىر كىشىنىڭ قولى ئۇنىڭ قولىغا چاپلىشىپ قالدى. پەيغەمبەر: سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردا خىيانەتچى بار ئىكەن. سېنىڭ قەبىلەڭ قولىنى ماڭا بەرسۇن، دېدى. شۇنداق قىلىپ ئۇنىڭ قەبىلىسىدىن ئىككى ياكى ئۈچ كىشىنىڭ قولى پەيغەمبەرنىڭ قولىغا چاپلىشىپ قالدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردا خىيانەتچى بار ئىكەن، دېدى. ئاندىن ئۇلار كالىنىڭ بېشىغا ئوخشاش بىر ئالتۇن بېشنى ئېلىپ كېلىپ پەيغەمبەرنىڭ ئالدىغا قويدى. ئاندىن ئوت كېلىپ ئۇنى كۆيدۈردى. غەنىمەتلەر بىزدىن ئىلگىرى ھېچكىمگە ھالال ئەمەس ئىدى. الله بىزگە غەنىمەتلەرنى بىزنىڭ ئاجىزلىقىمىزنى ۋە كەمبەغەللىقىمىزنى كۆرۈپ ھالال قىلىپ بەردى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

59/6 ـ عن أبي خالدِ حكيمِ بنِ حزَامٍ. رضِيَ اللَّهُ عنه، قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الْبيِّعَان بالخِيارِ ما لم يَتفرَّقا، فإن صدقَا وبيَّنا بورِك لهُما في بَيْعِهِما، وإن كَتَما وكذَبَا مُحِقَتْ بركةُ بيْعِهِما» متفقٌ عليه.

59/6 ـ ئەبۇخالىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سودا قىلغۇچى ئىككى تەرەپ ئايرىلىپ كەتمىسىلا، سودا ئىختىيارلىق بىلەن بولىدۇ. ئەگەر ئىككى تەرەپ راست سۆزلىسە ۋە مالنىڭ ئەيىبىنى يوشۇرمىسا ئۇلارنىڭ سودىسىدا بەرىكەت بولىدۇ. ئەگەر يالغانچىلىق قىلسا ۋە مالنىڭ ئەيىبىنى يوشۇرسا سودىسىنىڭ بەرىكىتى يوق بولۇپ كېتىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 5 ـ باب

## الله نىڭ كۆزىتىپ تۇرغۇچى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿الَّذِي يَرَاكَ حِينَ تَقُومُ وَتَقَلُّبَكَ فِي السَّاجِدِينَ﴾ ﴿الله سېنى نامازغا قوپقىنىڭدا كۆرۈپ تۇرىدۇ، ناماز ئوقۇغۇچىلار ئارىسىدىكى (سەجدىگە بارغانلىق، روكۇغا تۇرغانلىق ۋە قىيامدا تۇرغانلىق) ھەرىكىتىڭنى كۆرۈپ تۇرىدۇ﴾[1] ﴿وَهُوَ مَعَكُمْ أَيْنَ مَا كُنْتُمْ﴾ ﴿سىلەر قەيەردە بولساڭلار، الله سىلەر بىلەن بىرگە، الله قىلىۋاتقان ئىشلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾[2] ﴿إِنَّ اللَّهَ لا يَخْفَى عَلَيْهِ شَيْءٌ فِي الْأَرْضِ وَلا فِي السَّمَاءِ﴾ ﴿شۈبھىسىزكى، ئاسمان ۋە زېمىندىكى ھېچ نەرسە الله غا مەخپىي ئەمەس﴾[3] ﴿إِنَّ رَبَّكَ لَبِالْمِرْصَادِ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭ (بەندىلەرنى) ئەلۋەتتە كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر﴾[4] ﴿يَعْلَمُ خَائِنَةَ الْأَعْيُنِ وَمَا تُخْفِي الصُّدُورُ﴾ ﴿الله كۆزلەرنىڭ خىيانىتىنى ۋە دىللاردىكى يوشۇرۇن نەرسىلەرنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾[5].

60/1 ـ عَنْ عُمرَ بنِ الخطابِ، رضِيَ اللَّهُ عنه، قال: «بَيْنما نَحْنُ جُلُوسٌ عِنْد رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ذَاتَ يَوْمٍ إِذْ طَلَع عَلَيْنَا رجُلٌ شَديدُ بياضِ الثِّيابِ، شديدُ سوادِ الشَّعْر، لا يُرَى عليْهِ أثَر السَّفَرِ، ولا يَعْرِفُهُ مِنَّا أَحدٌ، حتَّى جَلَسَ إِلَى النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَأَسْنَدَ رُكْبَتَيْهِ إِلَى رُكبَتيْهِ، وَوَضع كفَّيْه عَلَى فخِذيهِ وقال: يا محمَّدُ أَخبِرْني عن الإِسلام فقالَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: الإِسلامُ أَنْ تَشْهَدَ أَنْ لا إِلَهَ إِلاَّ اللَّهُ، وأَنَّ مُحَمَّداً رسولُ اللَّهِ وَتُقِيمَ الصَّلاَةَ، وَتُؤْتِيَ الزَّكَاةَ، وتصُومَ رَمضَانَ، وتَحُجَّ الْبيْتَ إِنِ استَطَعتَ إِلَيْهِ سَبِيلاً. قال: صدَقْتَ. فَعجِبْنا لَهُ يسْأَلُهُ ويصدِّقُهُ، قَالَ: فَأَخْبِرْني عن الإِيمانِ. قَالَ: أَنْ تُؤْمِنَ بِاللَّهِ وملائِكَتِهِ، وكُتُبِهِ ورُسُلِهِ، والْيومِ الآخِرِ، وتُؤْمِنَ بالْقَدَرِ خَيْرِهِ وشَرِّهِ. قال: صدقْتَ قال: فأَخْبِرْني عن الإِحْسانِ. قال: أَنْ

[1] سۈرە شۇئەرا 218 ـــ 219 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە ھەدىد 4 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئال ئىمران 5 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە فەجر 14 ـ ئايەت.
[5] سۈرە غافىر 19 ـ ئايەت.

تَعْبُدَ اللَّه كَأَنَّكَ تَراهُ. فإنْ لَمْ تَكُنْ تَراهُ فإِنَّهُ يَراكَ قَالَ: فَأَخْبِرْنِي عن السَّاعةِ. قَالَ: مَا المسْؤُولُ عَنْهَا بأَعْلَمَ مِن السَّائِلِ. قَالَ: فَأَخْبِرْنِي عَنْ أَمَاراتِهَا. قَالَ أَنْ تلدَ الأَمَةُ ربَّتَها، وَأَنْ تَرى الحُفَاةَ الْعُراةَ الْعالَةَ رِعاءَ الشَّاءِ يتَطاولُون في الْبُنيانِ ثُمَّ انْطلَقَ، فلبِثْتُ ملِيًّا، ثُمَّ قَالَ: يا عُمرُ، أَتَدرِي منِ السَّائِلُ قلتُ: اللَّهُ ورسُولُهُ أَعْلَمُ قَالَ: فَإِنَّهُ جِبْرِيلُ أَتَاكُمْ يُعلِّمُكم دِينَكُمْ» رواه مسلمٌ.

**60/1** ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كۈنى بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا ئولتۇراتتۇق. تۇيۇقسىز قىشىمىزغا كىيىملىرى ناھايىتى ئاق، چاچلىرى قاپقارا بىر كىشى پەيدا بولدى. ئۇ ئادەمدە سەپەر قىلغانلىقنىڭ ئالامىتى كۆرۈنمەيتتى. ھېچ قايسىمىز ئۇ كىشىنى تونۇمايتتۇق. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ ئولتۇردى. ئاندىن ئۆزىنىڭ ئىككى تىزىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىككى تىزىغا تەگكۈزۈپ، ئىككى ئالقىنىنى ئىككى يوتىسىغا قويۇپ: ئى مۇھەممەد! ماڭا ئىسلامدىن خەۋەر بەرگىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىسلام دېگەن بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھنىڭ يوقلۇقىغا ۋە مۇھەممەدنىڭ ئەلەيھىسسالامنىڭ الله نىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بەرگەيسەن، ناماز ئوقۇغايسەن، زاكات بەرگەيسەن، رامىزاندا روزا تۇتقايسەن ۋە ھەرەمگە بېرىشقا قادىر بولالىساڭ بەيتۇللاھنى ھەج قىلغايسەن، دېدى. ئۇ كىشى: راست ئېيتتىڭ، دېدى. بىز ئۇ كىشىنىڭ ئۆزى سوئال سوراپ ئۆزى تەستىقلىغانلىقىغا ئەجەبلەندۇق. ئاندىن ئۇ كىشى يەنە: ماڭا ئىماندىن خەۋەر بەرگىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىمان دېگەن الله غا، الله نىڭ پەرىشتىلىرىگە، الله نىڭ كىتابلىرىغا، الله نىڭ پەيغەمبەرلىرىگە، قىيامەت كۈنىگە، ياخشىلىق ۋە يامانلىقنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى بىلەن بولىدىغانلىقىغا ئىشەنگەيسەن» دېدى.

ئۇ كىشى: راست ئېيتتىڭ، دېدى. ئاندىن: ماڭا ئېھساندىن خەۋەر بەرگىن دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئېھسان دېگەن سەن الله نى كۆرۈپ تۇرغاندەك ئىبادەت قىلغىن، گەرچە سەن الله نى كۆرەلمىسەڭمۇ، الله سېنى كۆرۈپ تۇرىدۇ»، دېدى. ئۇ كىشى: ماڭا قىيامەتتىن خەۋەر بەرگىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قىيامەتتىن سورالغۇچى سورىغۇچىدىن ئالىم ئەمەس»، دېدى. ئۇ كىشى: ئۇنداقتا ماڭا قىيامەتنىڭ ئالامەتلىرىدىن خەۋەر بەرگىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «دېدەك ئۆزىنىڭ خوجىسىنى تۇغقان چاغدا، يالاڭ ئاياغ، يالىڭاچ، كەمبەغەل، پادىچىلار چوڭ بىنالارنى سېلىش بىلەن پەخىرلەنگەن چاغدا قىيامەت يېقىنلاشقان بولىدۇ»، دېدى. شۇنىڭدىن كېيىن ئۇ كىشى يولىغا راۋان بولدى. مەن ھەيران بولغانچە تۇرۇپ قاپتىمەن. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئۆمەر، سوئال سورىغۇچىنىڭ كىملىكىنى بىلەمسەن؟» دېدى. مەن: الله ۋە الله نىڭ رەسۇلى بىلگۈچىدۇر، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ بولسا جىبرىئىلدۇر. ئۇ سىلەرگە دىنىڭلارنىڭ ئاساسلىرىنى ئۆگەتكىلى كەلگەن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

61/2 ـ عن أَبي ذَرٍّ جُنْدُبِ بْنِ جُنَادَةَ، وأَبي عبْدِ الرَّحْمنِ مُعاذِ بْنِ جبل رضيَ اللَّه عنهما، عنْ رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قال: «اتَّقِ اللَّهَ حَيْثُمَا كُنْتَ وأَتْبِعِ السَّيِّئَةَ الْحسنةَ تَمْحُهَا، وخَالقِ النَّاسَ بخُلُقٍ حَسَنٍ» رواهُ التِّرْمذيُّ وقال: حديثٌ حسنٌ.

**61/2** ـ ئەبۇزەر ۋە مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالاردىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قەيەردىلا بولساڭ الله دىن قورققىن ۋە بىرەر يامان ئىش قىلىپ سالساڭ،

ئۈنىڭغا ياخشىلىقنى ئەگەشتۈرگىن. ئۇ ياخشىلىق يامانلىقنى ئۆچۈرىدۇ. كىشىلەرگە چىرايلىق مۇئامىلە قىلغىن». [تىرمىزىدىن]

62/3 ـ عن ابنِ عبَّاسٍ، رضيَ اللَّه عنهمَا، قال: كُنْتُ خَلْفَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يوْماً فقَال: «يَا غُلامُ إِنِّي أُعلِّمكَ كَلِمَاتٍ: احْفَظِ اللَّهَ يَحْفَظْكَ احْفَظِ اللَّهَ تَجِدْهُ تُجَاهَكَ، إِذَا سَأَلْتَ فَاسْأَلِ اللَّه، وَإِذَا اسْتَعَنْتَ فَاسْتَعِنْ بِاللَّهِ، واعلَمْ: أَنَّ الأُمَّةَ لَو اجتَمعتْ عَلَى أَنْ ينْفعُوكَ بِشيْءٍ، لَمْ يَنْفعُوكَ إِلاَّ بِشَيْءٍ قَد كَتَبَهُ اللَّهُ لَكَ، وإِنِ اجْتَمَعُوا عَلَى أَنْ يَضُرُّوكَ بِشَيْءٍ، لَمْ يَضُرُّوكَ إِلاَّ بِشَيْءٍ قد كَتَبَهُ اللَّه عليْكَ، رُفِعَتِ الأَقْلامُ، وجَفَّتِ الصُّحُفُ». رواهُ التِّرمذيُّ وقَالَ: حديثٌ حسنٌ صَحيحٌ.

62/3 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كۈنى مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلىغىغا مىنگەشىۋالغان ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى! ئوغۇل! مەن ساڭا بىر نەچچە سۆزنى ئۆگىتىپ قوياي: الله نى ياد ئېتىپ تۇرغىن، الله مۇ سېنى ياد ئېتىدۇ. الله نى ياد ئەتكىن، الله نى ئالدىڭدىلا تاپىسەن. قاچانكى بىر نەرسە سورىماقچى بولساڭ الله دىنلا سورا ۋە قاچانكى ياردەم سورىساڭ الله دىنلا سورىغىن. بىلگىنكى ئەگەر پۈتۈن كىشىلەر ساڭا بىرەر نەرسە بىلەن پايدا يەتكۈزۈشكە يىغىلغان تەقدىردىمۇ، ئۇلار الله نىڭ ساڭا پۈتۈۋەتكەن نەرسىسىدىن باشقىنى يەتكۈزەلمەيدۇ. ئەگەر ئۇلار ساڭا بىرەر نەرسە بىلەن زىيان يەتكۈزۈشكە يىغىلغان تەقدىردىمۇ، ئۇلار الله نىڭ ساڭا پۈتۈۋەتكەن نەرسىسىدىن باشقا زىياننى يەتكۈزەلمەيدۇ. قەلەملەر كۆتۈرۈلدى، بەتلەر قۇرىدى[1]» دېدى. [تىرمىزىدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «الله نى ياد ئەتكەن، الله نى ئالدىڭدىلا تاپىسەن. باياشات ۋاقىتلاردا الله نى تونىغىن، الله تائالامۇ سېنى قاتتىقچىلىق ۋاقىتلاردا تونۇيدۇ. بىلگىنكى، ساڭا تېگىشلىك بولمىغان مۇسىبەت ساڭا يەتمەيدۇ ۋە ساڭا تېگىشلىك بولغان مۇسىبەت ساڭا يەتمەي قالمايدۇ. بىلگىنكى، غەلبە ھەقىقەتەن سەۋر قىلىش ئارقىلىق كېلىدۇ، ھەر بىر قىيىنچىلىقتىن كېيىن چىقىش يولى بولىدۇ. ھەر بىر مۈشكۈللۈك بىلەن بىر ئاسانلىق بار» دېيىلگەن.

63/4 ـ عنْ أَنس رضي اللَّه عنه قالَ: «إِنَّكُمْ لَتَعْمَلُونَ أَعْمَالاً هِيَ أَدقُّ في أَعْيُنِكُمْ مِنَ الشَّعَرِ، كُنَّا نَعُدُّهَا عَلَى عَهْدِ رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِنَ الْمُوبِقاتِ» رواه البخاري.

63/4 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېدى: سىلەرشۇنداق بىر ئىشلارنى قىلىدىكەنسىلەركى سىلەرنىڭ قارىشىڭلارچە ئۇ ئىشلار ناھايىتى كىچىك ئىشلار ھېسابلىنىدىكەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاقتىدا بىز ئۇ ئىشلارنى ھالاكەتكە ئېلىپ بارغۇچى ئىشلار دەپ بىلەتتۇق. [بۇخارىدىن]

64/5 ـ عَنْ أَبي هريْرَةَ، رضي اللَّه عنه، عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِنَّ اللَّهَ تَعَالَى يَغَارُ، وَغَيْرَةُ اللَّهِ تَعَالَى، أَنْ يَأْتِيَ الْمَرْءُ مَا حَرَّمَ اللَّهُ عَلَيْهِ» متفقٌ عليه.

[1] بۇ ھەدىس: تەقدىرنىڭ پۈتۈنلەي پۈتۈلۈپ بولغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ.

64/5 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله ھەققەتەن كۆندەشلىك قىلىدۇ، الله نىڭ كۆندەشلىكى الله ھارام قىلغان نەرسىنى قىلغان كىشىگە بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

65/6 ـ عَنْ أبي هُرَيْرَةَ رضي اللّه عنه أنَّهُ سمع النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «إنَّ ثَلاَثَةً مِنْ بَنِي إسْرائيلَ: أبْرَص، وأقْرَعَ، وأعْمَى، أَرَادَ اللّهُ أنْ يَبْتَلِيَهُمْ فَبَعث إلَيْهِمْ مَلَكاً، فأتَى الأَبْرَصَ فَقَالَ: أيُّ شَيْءٍ أحبُّ إلَيْكَ؟ قَالَ: لَوْنٌ حسنٌ، وَجِلْدٌ حَسَنٌ، ويُذْهَبُ عنِّي الَّذي قَدْ قَذَرني النَّاسُ، فَمَسَحهُ فذَهَب عنهُ قذرهُ وَأُعْطِيَ لَوْناً حَسناً. قَالَ: فَأيُّ الْمالِ أَحَبُّ إلَيْكَ؟ قال: الإِبلُ ـ أوْ قَالَ الْبَقَرُ ـ شَكَّ الرَّاوِي ـ فأُعْطِيَ نَاقَةً عُشراءَ، فَقَالَ: بارَك اللَّهُ لَكَ فِيها.

فأتَى الأَقْرعَ فَقَالَ: أيُّ شَيءٍ أحب إلَيْكَ؟ قال: شَعْرٌ حسنٌ، ويذْهبُ عنِّي هَذَا الّذي قَذرَني النَّاسُ، فَمسحهُ عنْهُ. أُعْطِيَ شَعراً حسناً. قال فَأَيُّ الْمَالِ. أحبُّ إلَيْكَ؟ قال: الْبَقرُ، فأُعطِيَ بقرةً حامِلاً، وقَالَ: بَارَكَ اللَّهُ لَكَ فِيهَا.

فَأتَى الأَعْمَى فَقَالَ: أيُّ شَيْءٍ أَحَبُّ إلَيْكَ؟ قال: أنْ يرُدَّ اللَّهُ إلَيَّ بَصَري فَأُبْصِرَ النَّاسَ فَمَسَحَهُ فَرَدَّ اللَّهُ إلَيْهِ بصَرَهُ. قال: فَأيُّ الْمَالِ أَحَبُّ إلَيْكَ؟ قال: الْغنمُ فَأُعْطِيَ شَاةً والِداً فَأُنْتجَ هذَانِ وَولَّدَ هَذا، فكَانَ لِهَذَا وَادٍ مِنَ الإِبِلِ، ولَهَذَا وَادٍ مِنَ الْبَقَرِ، وَلَهَذَا وَادٍ مِنَ الْغَنَم.

ثُمَّ إنَّهُ أتَى الأبرص في صورتِهِ وَهَيْئَتِهِ، فَقَالَ: رَجُلٌ مِسْكِينٌ قدِ انقَطعتْ بِيَ الْحِبَالُ في سَفَرِي، فَلا بَلاغَ لِيَ الْيَوْمَ إلاَّ باللَّهِ ثُمَّ بِكَ، أَسْألُكَ بِالّذي أَعْطَاكَ اللَّوْنَ الْحَسَنَ، والْجِلْدَ الْحَسَنَ، والْمَالَ، بَعيراً أتبلَّغُ بِهِ في سفَرِي، فقالَ: الحقُوقُ كَثِيرةٌ. فقال: كَأنِّي أَعْرفُكَ أَلَمْ تَكُنْ أبْرص يَقْذُرُكَ النَّاسُ، فَقيراً، فَأَعْطَاكَ اللَّهُ، فقالَ: إنَّما وَرِثْتُ هَذا المالَ كَابراً عَنْ كابِرٍ، فقالَ: إنْ كُنْتَ كَاذِباً فَصَيَّرَكَ اللَّهُ إلى مَا كُنْتَ.

وأتَى الأَقْرَع في صورتِهِ وهيئَتِهِ، فَقَالَ لَهُ مِثْلَ ما قَالَ لِهذَا، وَرَدَّ عَلَيْه مِثْلَ مَاردَّ هَذَّا، فَقَالَ: إنْ كُنْتَ كَاذِباً فَصَيّرَكَ الله إلىَ مَاكُنْتَ.

وأتَى الأَعْمَى في صُورتِهِ وهَيْئَتِهِ، فقالَ: رَجُلٌ مِسْكِينٌ وابْنُ سَبِيلٍ انْقَطَعَتْ بِيَ الْحِبَالُ في سَفَرِي، فَلا بَلاغَ لِيَ اليَوْمَ إلاَّ باللَّهِ ثُمَّ بِكَ، أَسْأَلُكَ بالّذي رَدَّ عَلَيْكَ بصركَ شَاةً أَتَبَلَّغُ بِهَا في سَفَرِي؟ فقالَ: قَدْ كُنْتُ أَعْمَى فَرَدَّ اللَّهُ إلَيَّ بَصري، فَخُذْ مَا شِئْتَ وَدعْ مَا شِئْتَ فَوَاللَّهِ ما أَجْهَدُكَ الْيَوْمَ بِشْيْءٍ أَخَذْتَهُ للَّهِ عزَّ وجلَّ. فقالَ: أَمْسِكْ مالَكَ فَإنَّمَا ابْتُلِيتُمْ فَقَدْ رضيَ اللَّهُ عنك، وَسَخَطَ عَلَى صَاحِبَيْكَ» متفقٌ عليه.

"وَالنَّاقةُ الْعُشرَاء" بِضم العينِ وبالمدِّ: هِيَ الحامِلُ. قولُهُ: «أَنْتجَ" وفي روايةٍ: «فَنَتَّجَ" معْنَاهُ: تَوَلَّى نِتَاجَهَا، والنَّاتجُ للنَّاقةِ كالْقَابِلَةِ لَلْمَرْأةِ. وقولُهُ: «ولَّدَ هَذا" هُوَ بِتشْديدِ اللام: أيْ: تَولَّى وِلادَتها، وهُوَ بَمَعْنَى نَتَجَ في النَّاقةِ. فالْمُوَلِّدُ، والناتجُ، والقَابِلَةُ بمَعْنى، لَكِنْ هَذا للْحَيَوانِ وذاكَ لِغَيْرِهِ. وقولُهُ: «انْقَطَعَتْ بِي الحِبالُ" هُوَ بالحاءِ المهملة والباءِ الموحدة: أي الأَسْبَاب. وقولُه: «لا أجهَدُكَ" معناهُ: لا أَشَقُّ عليْك في رَدِّ شَيْءٍ تَأْخُذُهُ

أَوْ تَطْلُبُهُ مِنْ مَالِي. وفي رواية البخاري: «لا أَحْمَدُكَ» بالحاءِ المهملة والميمِ، ومعناهُ: لا أَحْمَدُكَ بِتَرْك شَيْءٍ تَحتاجُ إِلَيْهِ، كما قالُوا: لَيْسَ عَلَى طُولِ الحياةِ نَدَمٌ أَيْ عَلَى فَوَاتِ طُولِهَا.

**65/6** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ئىلگىرى ئىسرائىل ئەۋلادىدىن ئۈچ كىشى ئۆتكەن بولۇپ، ئۇلارنىڭ بىرى ئاق كېسەل، بىرى تاز يەنە بىرى قارىغۇ ئىكەن. الله ئۇلارنى سىناپ باقماقچى بولۇپ، ئۇلارنىڭ قېشىغا بىر پەرىشتىنى ئەۋەتىپتۇ. پەرىشتە ئاق كېسەلنىڭ قېشىغا كېلىپ: سەن قايسى نەرسىنى ياخشى كۆرىسەن؟ دەپ سوراپتۇ. ئۇ كىشى: رەڭگىم ۋە تېرەمنىڭ چىرايلىق بولۇشىنى كىشىلەر يىرگىنىۋاتقان كېسەللىمنىڭ ساقىيىپ كېتىشىنى خالايمەن، دەپتۇ. پەرىشتە ئۇنى سىلاپ قويۇپتىكەن، ئۇنىڭ كېسىلى ساقىيىپتۇ ۋە ئۇنىڭغا چىرايلىق رەڭ بېرىلىپتۇ. پەرىشتە: سەن قايسى مالنى ياخشى كۆرىسەن؟ دەپتۇ. ئۇ تۆگە دەپتۇ، ئۇنىڭغا بىر بوغاز تۆگە بېرىلىپتۇ. پەرىشتە: الله بۇ تۆگىدە ساڭا بەرىكەت ئاتا قىلسۇن! دەپتۇ.

ئاندىن پەرىشتە تازنىڭ قېشىغا كېلىپ: سەن قايسى نەرسىنى ياخشى كۆرىسەن؟ دەپ سوراپتۇ. ئۇ: مەن چىرايلىق چېچىمنىڭ بولۇشىنى ۋە كىشىلەر يىرگىنىۋاتقان كېسەللىمنىڭ ساقىيىشىنى ياخشى كۆرىمەن، دەپتۇ. شۇنىڭ بىلەن پەرىشتە ئۇنى بىر سىلاپ قويغان ئىكەن ئۇنىڭدىكى يىرگىنىشلىك نەرسىلەر يوقىلىپ چىرايلىق چاچ بېرىلىپتۇ. پەرىشتە: سەن قايسى مالنى ياخشى كۆرىسەن؟ دەپتۇ. ئۇ: كالا دەپتۇ. ئۇنىڭغا بىر بوغاز كالا بېرىلىپتۇ. پەرىشتە: الله بۇ كالىدا ساڭا بەرىكەت ئاتا قىلسۇن! دەپتۇ.

ئاندىن پەرىشتە قارىغۇنىڭ قېشىغا كېلىپ: سەن قايسى نەرسىنى ياخشى كۆرىسەن؟ دەپ سوراپتۇ. ئۇ: الله نىڭ ماڭا كۆزۈمنى ئەسلىگە كەلتۈرۈپ بېرىشىنى، بۇ ئارقىلىق كىشىلەرنى كۆرۈشنى خالايمەن، دەپتۇ. پەرىشتە ئۇنىڭ كۆزىنى سىلاپتۇ. الله ئۇنىڭ كۆزىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈپ بېرىپتۇ. پەرىشتە: سەن قايسى مالنى ياخشى كۆرىسەن؟ دەپتۇ. ئۇ: قوي، دەپتۇ. ئۇنىڭغا بوغاز قوي بېرىلىپتۇ.

ئاق كېسەلنىڭ تۆگىسى بوتىلاپتۇ، تازنىڭ كالىسى تۇغۇپتۇ، قارىغۇنىڭ قويى قوزىلاپتۇ. كۈنلەر ئۆتۈپ ھەر بىرىنىڭ بىر يايلاق تۆگە، بىر يايلاق كالا، بىر يايلاق قويى بولۇپ كېتىپتۇ.

ئاندىن پەرىشتە ئاق كېسەلنىڭ قېشىغا ئۇنىڭ بۇرۇنقى سۈرىتى ۋە قىياپىتىدە كېلىپ: مەن بىر مىسكىن ئادەم. سەپىرىمدە ئوزۇق ـ تۈلۈكۈم تۈگەپ كەتتى. مېنى ئاۋۋال الله، ئاندىن قالسا سەندىن باشقا بىرى مەنزىلىمگە يەتكۈزۈپ قويالمايدۇ. ساڭا چىرايلىق رەڭ ۋە تېرە ئاتا قىلغان، نۇرغۇن مال بەرگەن الله نامى بىلەن سەندىن سەپىرىمدە مەنگۈدەك بىر تۆگە بېرىشىڭنى سورايمەن، دەپتۇ. ئۇ كىشى: ئۇ كىشى تۆگە بېرىلىدىغان يەر كۆپ، دەپتۇ. ئاندىن پەرىشتە: مەن سېنى تونۇيدىغاندەك قىلىمەن. سەن كىشىلەر يىرگىنىدىغان ئاق كېسەل ئەمەسمىدىڭ؟ كەمبەغەل ئەمەسمىدىڭ؟! بۇ ماللارنى الله ساڭا بەرگەن ئەمەسمىدى؟! دەپتۇ. ئۇ: بۇ ماللار ھەقىقەتەن ئاتا ـ بوۋىلىرىمدىن ماڭا مىراس قالغان، دەپتۇ. پەرىشتە: ئەگەر سەن يالغان ئېيتقان بولساڭ، الله سېنى بۇرۇنقى ھالىتىڭگە قايتۇرۇۋەتكەي! دەپتۇ. ئاندىن ئۇ، تازنىڭ سۈرىتىدە تازنىڭ قېشىغا كېلىپ، ھېلىقى كىشىگە دېگەنگە ئوخشاش سۆزلەرنى دەپتۇ. تازمۇ ئۇ كىشىگە ئوخشاش گەپلەر بىلەن پەرىشتىنى قايتۇرۇۋېتىپتۇ. پەرىشتە: ئەگەر سەن يالغانچى بولساڭ، الله سېنى بۇرۇنقى ھالىتىڭگە قايتۇرۇۋەتكەي! دەپتۇ.

ئاندىن پەرىشتە قارىغۇنىڭ قېشىغا ئۇنىڭ سۈرىتىدە كېلىپ: مەن بىر مىسكىن ئادەم. سەپىرىمدە مېنىڭ ئوزۇق ـ تۈلۈكۈم تۈگەپ كەتتى. مېنى ئاۋۋال الله، ئاندىن قالسا سەندىن باشقا بىرى مەنزىلىمگە يەتكۈزۈپ قويالمايدۇ. ساڭا كۆزۈڭنى ساقايتىپ بەرگەن الله نىڭ نامى بىلەن مەنزىلىمگە يېتىۋېلىشىم ئۈچۈن ماڭا قويىدىن بىرنى بېرىشىڭنى سورايمەن، دەپتۇ. ئۇ كىشى: مەن ھەقىقەتەن قارىغۇ ئىدىم، الله مېنىڭ كۆزۈمنى ساقايتىپ بەردى. سەن قويىدىن خالىغىنىڭنى ئېلىپ، خالىغىنىڭنى قويغىن. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بۈگۈن الله يولىدا ساڭا بەرگەن نەرسىلىرىمنى قايتۇرۇپ بېرىشىڭنى تەلەپ قىلىپ سېنى قىيىن ئەھۋالدا قويمايمەن، دەپتۇ. پەرىشتە: ماللىرىڭ ئۆزەڭدە قالسۇن. سىلەر ھەقىقەتەن سىنالدىڭلار، الله سەندىن رازى بولدى. ئۇ ئىككى بۇرادىرىڭغا الله غەزەپ قىلدى، دەپتۇ. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

66/7 ـ عَنْ أَبي يَعْلَى شَدَّادِ بْنِ أَوْسٍ رضي اللَّه عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الكَيِّس مَنْ دَانَ نَفْسَهُ، وَعَمِلَ لِما بَعْدَ الْموْتِ، وَالْعَاجِزُ مَنْ أَتْبَعَ نَفْسَه هَواهَا، وتمَنَّى عَلَى اللَّهِ» رواه التِّرْمِذيُّ وقالَ: حديثٌ حَسَنٌ.

قال التِّرْمذيُّ وَغَيْرُهُ مِنَ الْعُلَمَاءِ: مَعْنَى «دَانَ نَفْسَه» حَاسَبَهَا.

66/7 ـ ئەبۇيەئلا شەدداد ئىبنى ئەۋس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەقىللىق كىشى ئۆزىدىن ھېساب ئېلىپ تۇرىدۇ ۋە ئاخىرەتلىكى ئۈچۈن ياخشى ئەمەل قىلىدۇ. نادان كىشىلەر ئۆزىنىڭ ھاۋايى ـ ھەۋىسىگە ئەگىشىدۇ ۋە الله دىن ئەپۇ تەمە قىلىدۇ». [تىرمىزىدىن]

67/8 ـ عَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّهُ عنهُ قال: قالَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مِنْ حُسْنِ إِسْلامِ الْمَرْءِ تَرْكُهُ مَالاَ يَعْنِيهِ» حديثٌ حسنٌ رواهُ التِّرْمذيُّ وغيرُهُ.

67/8 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر كىشىنىڭ ئۆزىگە دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئۆزىگە پايدىسى بولمايدىغان ئىشلارنى قىلماسلىقى، ئۇ كىشىنىڭ ئىسلامىنىڭ ياخشىلىقىدىندۇر». [تىرمىزىدىن]

68/9 ـ عَنْ عُمَرَ رضي اللَّهُ عنه عَنِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا يُسْأَلُ الرَّجُلُ فيمَ ضَرَبَ امْرَأَتَهُ» رواه أَبو داود وغيرُه.

68/9 ـ ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۆزىنىڭ ئايالىنى ئۇرغان كىشى سوراق قىلىنمايدۇ». (ئەبۇداۋۇدتىن)

## 6 ـ باب

## تەقۋادارلىق توغرىسىدا

**الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:** ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اتَّقُوا اللَّهَ حَقَّ تُقَاتِهِ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! الله غا لايىق رەۋىشتە تەقۋادارلىق قىلىڭلار﴾[1] ﴿فَاتَّقُوا اللَّهَ مَا اسْتَطَعْتُمْ﴾ ﴿تاقىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە الله غا تەقۋادارلىق قىلىڭلار﴾[2] ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اتَّقُوا اللَّهَ وَقُولُوا قَوْلاً سَدِيدا﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! الله دىن قورقۇڭلار، توغرا سۆزنى قىلىڭلار﴾[3] ﴿وَمَنْ يَتَّقِ اللَّهَ يَجْعَلْ لَهُ مَخْرَجاوَيَرْزُقْهُ مِنْ حَيْثُ لا يَحْتَسِبُ﴾ ﴿كىمكى الله دىن قورقىدىكەن، الله ئۇنىڭغا چىقىش يولى بېرىدۇ. الله ئۇنىڭغا ئويلىمىغان يەردىن رىزىق بېرىدۇ﴾[4] ﴿إِنْ تَتَّقُوا اللَّهَ يَجْعَلْ لَكُمْ فُرْقَاناً وَيُكَفِّرْ عَنْكُمْ سَيِّئَاتِكُمْ وَيَغْفِرْ لَكُمْ وَاللَّهُ ذُو الْفَضْلِ الْعَظِيمِ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! ئەگەر الله دىن قورقساڭلار، الله سىلەرگە ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىيدىغان ھىدايەت ئاتا قىلىدۇ، گۇناھىڭلارنى كەچۈرىدۇ سىلەرگە مەغپىرەت قىلىدۇ. الله كاتتا پەزل ئىگىسىدۇر﴾[5].

69/1 عَنْ أبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّهُ عنه قال: قِيلَ: يا رسولَ اللَّهِ مَن أَكْرَمُ النَّاسِ؟ قال: «أَتْقَاهُمْ» فقَالُوا: لَيْسَ عَنْ هَذا نَسْأَلُكَ، قَالَ: «فيُوسُفُ نَبِيُّ اللَّهِ ابن نَبِيِّ اللَّهِ ابن نَبِيِّ اللَّهِ ابنِ خَلِيلِ اللَّهِ». قَالُوا: لَيْسَ عن هَذَا نَسْأَلُكَ، قال: «فعَنْ مَعَادِنِ الْعَرَب تسْأَلُونِي؟ خِيَارُهُمْ في الْجاهِلِيَّةِ خِيَارُهُمْ في الإِسلامِ إِذَا فَقُهُوا» متفقٌ عليه.

**69/1** ـ ئەبۇھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ساھابىلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! كىشىلەرنىڭ ھۆرمەتلىكى كىم؟ دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىشىلەرنىڭ تەقۋادارلىرى» دېدى. ئۇلار: بىز بۇنىڭدىن سورىماقچى ئەمەس، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله نىڭ دوستى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلادى يۈسۈف ئەلەيھىسسالامدۇر» دېدى. ئۇلار: بىز بۇنىڭدىن سورىماقچى ئەمەس، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداقتا سىلەر مەندىن ئەرەبلەرنىڭ نەسەبلىرىدىن سورىماقچىمۇ؟ ئۇلارنىڭ جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ياخشىلىرى ئەگەر ئىسلامغا كىرگەندىن كېيىنمۇ ئەھكاملىرىغا ئالىم بولسا، ھۆرمەتلىك ھېسابلىنىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

70/2 ـ عَنْ أبي سَعيدٍ الْخُدْرِيِّ رضي اللَّه عنه عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِنَّ الدُّنْيا حُلْوَةٌ خضِرَةٌ، وإِنَّ اللَّهَ مُسْتَخْلِفُكُمْ فِيهَا. فينْظُر كَيْفَ تَعْمَلُونَ. فَاتَّقوا الدُّنْيَا واتَّقُوا النِّسَاءِ. فَإِنَّ أَوَّلَ فِتْنَةِ بَنِي إِسْرَائِيلَ كَانَتْ في النسَاء» رواه مسلم.

**70/2** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دۇنيا ھەقىقەتەن گۈزەل ۋە شېرىندۇر. الله سىلەرنى دۇنيادا ئورۇن باسار قىلىپ، سىلەرنىڭ قانداق قىلىدىغانلىقىڭلارغا قارايدۇ. مال ـ دۇنيادىن ۋە ئاياللاردىن پەخەس بولۇڭلار. ئىسرائىل ئەۋلادىدىكى بۇزۇقچىلىق ھەقىقەتەن ئالدى بىلەن ئاياللاردىن باشلانغان ئىدى». [مۇسلىمدىن]

[1] سۈرە ئال ئىمران 102 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە تەغابۇن 16 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئەھزاب 70 ـ ئايەت.
[4] سۈرە تالاق 2 ــ 3 ـ ئايەتلەرنىڭ بىر قىسمى.
[5] سۈرە ئەنفال 29 ـ ئايەتز

71/3 ـ عَنْ ابْنِ مَسْعُودٍ رضي اللّه عنه أنَّ النَّبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ يَقُولُ: «اللَّهُمَّ إِنِّي أَسْأَلُكَ الْهُدَى وَالتُّقَى وَالْعفافَ والْغِنَى» رواه مسلم.

71/3 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيتتى: «ئى الله! مەن سەندىن ھىدايەت، تەقۋالىق، ئىپپەت ۋە بىھاجەتلىكنى سورايمەن». [مۇسلىمدىن]

72/4 ـ عَنْ أَبي طَريفٍ عديٍّ بْنِ حاتمٍ الطائيِّ رضي اللّه عنه قال: سمعت رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «مَنْ حَلَفَ عَلَى يمِينٍ ثُمَّ رَأَى أتقَى للّهِ مِنْها فَلْيَأْتِ التَّقْوَى» رواه مسلم.

72/4 ـ ئەبۇتەرىف ئەدى ئىبنى ھاتەم تائىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «كىمكى بىر ئىشنى قىلىش ئۈچۈن قەسەم قىلسا، ئاندىن الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭدىن ياخشىراق ئىشنى كۆرسە ياخشىسىنى قىلسۇن». [مۇسلىمدىن]

73/5 ـ عنْ أَبي أُمَامَةَ صُدَيِّ بْنِ عَجْلانَ الْباهِلِيِّ رضي اللّهُ عنه قال: سَمِعْتُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَخْطُبُ في حَجَّةِ الْودَاعِ فَقَالَ: «اتَّقُوا اللّه، وصَلُّوا خَمْسَكُمْ، وصُومُوا شَهْرَكمْ، وأَدُّوا زكَاةَ أَمْوَالِكُمْ، وَأَطِيعُوا أُمَرَاءَكُمْ، تَدْخُلُوا جَنَّةَ رَبِّكُمْ» رواه التِّرْمذيُّ، في آخر كتابِ الصلاةِ وقال: حديثٌ حسنٌ صحيح.

5\73 ـ ئەبۇئۇمامە سۇدەيي ئىبنى ئەجلان باھىلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، «مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋىدالىشىش ھەجىدىكى نۇتقىدا مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «الله دىن قورقۇڭلار، بەش ۋاخ نامازنى ئوقۇڭلار، روزىنى تۇتۇڭلار، ماللىرىڭلارنىڭ زاكىتىنى ئادا قىلىڭلار. ئىش ئىگىلىرىگە ئىتائەت قىلىڭلار، شۇنداق قىلساڭلار رەببىڭلارنىڭ جەننىتىگە كىرىسىلەر». [تىرمىزىدىن]

## 7 ـ باب

## ئىشەنچ قىلىش ۋە تەۋەككۇل قىلىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَلَمَّا رَأَى الْمُؤْمِنُونَ الْأَحْزَابَ قَالُوا هَذَا مَا وَعَدَنَا اللَّهُ وَرَسُولُهُ وَصَدَقَ اللَّهُ وَرَسُولُهُ وَمَا زَادَهُمْ إِلَّا إِيمَاناً وَتَسْلِيماً﴾ ﴿مۆمىنلەر ئىتتىپاقداش قوشۇننى كۆرگەن چاغدا «بۇ (يەنى قىيىن ئەھۋالدا قالغاندا دۈشمەن ئۈستىدىن غەلبە قىلىش) الله ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىزگە ۋەدە قىلغان ئىشدۇر. الله ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى راست ئېيتتى» دېيىشتى. (بۇ ئىش) ئۇلارنىڭ (الله غا بولغان) ئىمانىنى ۋە (الله نىڭ بۇيرۇقلىرىغا بولغان) بويسۇنۇشنى تېخىمۇ كۈچەيتتى﴾[1] ﴿الَّذِينَ قَالَ لَهُمُ النَّاسُ إِنَّ النَّاسَ قَدْ جَمَعُوا لَكُمْ فَاخْشَوْهُمْ فَزَادَهُمْ إِيمَاناً وَقَالُوا حَسْبُنَا اللَّهُ وَنِعْمَ الْوَكِيلُ فَانْقَلَبُوا بِنِعْمَةٍ مِنَ اللَّهِ وَفَضْلٍ لَمْ يَمْسَسْهُمْ سُوءٌ وَاتَّبَعُوا رِضْوَانَ اللَّهِ وَاللَّهُ ذُو فَضْلٍ عَظِيمٍ﴾ ﴿(مۇشرىكلار تەرەپدارى بولغان) ئادەملەر ئۇلارغا: «شەك ـ

[1] سۈرە ئەھزاب 22 ـ ئايەت.

شۈبھىسىزكى، كىشىلەر (يەنى قۇرەيشلەر) سىلەرگە قارشى قوشۇن توپلىدى، ئۇلاردىن قورقۇڭلار'' دېدى. بۇ سۆز ئۇلارنىڭ ئىمانىنى كۈچەيتتى. ئۇلار «بىزگە اللّٰه كۇپايە، اللّٰه نېمە دېگەن ياخشى هامىي!'' دېدى. ئۇلار اللّٰه نىڭ نېمىتى ۋە پەزلى بىلەن قايتىپ كەلدى، ھېچقانداق زىيان ـ زەخمەتكە ئۇچرىمىدى، ئۇلار اللّٰه نىڭ رازىلىقىنى ئىزدىدى. اللّٰه ئۇلۇغ پەزلى ئىگىسىدۇر﴾[1] ﴿وَتَوَكَّلْ عَلَى الْحَيِّ الَّذِي لا يَمُوتُ﴾ ﴿(ھەممە ئىشىڭدا) ئۆلمەيدىغان مەڭگۈ ھايات اللّٰه غا يۆلەنگىن﴾[2] ﴿وَعَلَى اللَّهِ فَلْيَتَوَكَّلِ الْمُؤْمِنُونَ﴾ ﴿مۆمىنلەر (ھەممە ئىشتا) يالغۇز بىر اللّٰه غىلا تەۋەككۇل قىلسۇن (يەنى ھەممە ئىشلىرىنى اللّٰه غا تاپشۇرسۇن﴾[3] ﴿فَإِذَا عَزَمْتَ فَتَوَكَّلْ عَلَى اللَّهِ﴾ ﴿بىر ئىشقا بەل باغلىساڭ، اللّٰه غا تەۋەككۇل قىلغىن﴾[4] ﴿وَمَنْ يَتَوَكَّلْ عَلَى اللَّهِ فَهُوَ حَسْبُهُ﴾ ﴿كىمكى اللّٰه غا تەۋەككۇل قىلسا، اللّٰه ئۇنىڭغا كۇپايە قىلىدۇ﴾[5] ﴿إِنَّمَا الْمُؤْمِنُونَ الَّذِينَ إِذَا ذُكِرَ اللَّهُ وَجِلَتْ قُلُوبُهُمْ وَإِذَا تُلِيَتْ عَلَيْهِمْ آيَاتُهُ زَادَتْهُمْ إِيمَاناً وَعَلَى رَبِّهِمْ يَتَوَكَّلُونَ﴾ ﴿پەقەت اللّٰه ياد ئېتىلسە دىللىرىدا قورقۇنچ پەيدا بولىدىغان، اللّٰه نىڭ ئايەتلىرى تىلاۋەت قىلىنسا ئىمانى كۈچىيىدىغان، پەرۋەردىگارىغا تەۋەككۇل قىلىدىغان كىشىلەرلا (كامىل) مۆمىنلەردۇر﴾[6].

و أمّا الأحاديث:

بۇ ھەقتىكى ھەدىسلەر

74/1 ـ عَن ابْن عَبَّاسٍ رضي اللَّهُ عنهما قال: قال رسولُ اللَّه صلى اللَّه عليه وآله وسلم: «عُرِضَت عليَّ الأمَمُ، فَرَأَيْت النَّبِيَّ وَمعَه الرُّهيْطُ والنَّبِيَّ ومعَهُ الرَّجُل وَالرَّجُلانِ، وَالنَّبِيَّ وليْسَ مَعهُ أَحدٌ إذ رُفِعَ لِي سوادٌ عظيمٌ فظننتُ أَنَّهُمْ أُمَّتِي، فَقِيلَ لِي: هذا موسى وقومه ولكن انظر إلى الأفق فإذا سواد عظيم فقيل لى انظر إلى الأفق الآخر فإذا سواد عظيم فقيل لي: هَذه أُمَّتُكَ، ومعَهُمْ سبْعُونَ أَلْفاً يَدْخُلُونَ الْجَنَّة بِغَيْرِ حِسَابٍ ولا عَذَابٍ» ثُمَّ نَهَض فدَخَلَ منْزِلَهُ، فَخَاض النَّاسُ في أُولَئِكَ الَّذينَ يدْخُلُون الْجنَّةَ بِغَيْرِ حسابٍ وَلا عذابٍ، فَقَالَ بعْضهُمْ: فَلَعَلَّهُمْ الَّذينَ صَحِبُوا رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وقَال بعْضهُم: فَلعَلَّهُمْ الَّذينَ وُلِدُوا في الإِسْلامِ، فَلَمْ يُشْرِكُوا باللَّه شيئاً ـ وذَكَروا أَشْياء ـ فَخرجَ عَلَيْهمْ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقَالَ: «مَا الَّذي تَخُوضونَ فِيهِ؟» فَأَخْبَرُوهُ فَقَالَ: «هُمْ الَّذِينَ لا يرقُونَ، وَلا يَسْتَرْقُونَ، وَلاَ يَتَطيَّرُون، وَعَلَى ربِّهمْ يتوكَّلُونَ» فقَامَ عُكَّاشَةُ بنُ مُحْصِن فَقَالَ: ادْعُ اللَّه أَنْ يجْعَلَني مِنْهُمْ، فقَالَ: «أَنْت مِنْهُمْ» ثُمَّ قَام رَجُلٌ آخَرُ فَقَالَ: ادْعُ اللَّه أَنْ يَجْعَلَنِي مِنْهُمْ فقال: «سَبَقَكَ بِهَا عُكَّاشَةُ» متفقٌ عليه.

**74/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ماڭا ئىلگىرىكى ئۈممەتلەر توغرىلاندى. مەن بەزى پەيغەمبەرنى بىر قانچە كىشى بىلەن، يەنە بەزى پەيغەمبەرنى ئىككىلا كىشى بىلەن ۋە بەزى پەيغەمبەرنى ھېچ

[1] سۈرە ئال ئىمران 173 ـــ 174 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە فۇرقان 58 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئىبراھىم 11 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە ئال ئىمران 159 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] سۈرە تالاق 3 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[6] سۈرە ئەنفال 2 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئەگەشكۈچىسى يوق، يالغۇز ھالەتتە كۆردۈم. تۇيۇقسىز بىر توپ كىشىلەر كۆرۈندى. مەن ئۇلارنى مېنىڭ ئۈممەتلىرىممىكىن دەپ گۇمان قىلدىم. ماڭا: بۇ، مۇسا ۋە ئۇنىڭ قەۋمى، لېكىن ئۇپۇق تەرەپكە قارا، دېيىلدى. شۇ چاغدا يەنە بىر توپ كىشىلەرنى كۆردۈم. ماڭا: يەنە بىر ئۇپۇقنىڭ يەنە بىر تەرىپىگە قارا، دېيىلدى. مەن يەنە بىر توپ كىشىلەرنى كۆردۈم. ماڭا: بۇ، سېنىڭ ئۈممىتىڭدۇر ۋە ھېسابسىز ۋە ئازابسىز جەننەتكە كىرىدىغان 70 مىڭ ئادەممۇ ئۇلار بىلەن بىللىدۇر، دېيىلدى».

ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئورنىدىن تۇرۇپ ئۆيىگە كىرىپ كەتتى. ئاندىن ساھابىلار ھېسابسىز ۋە ئازابسىز جەننەتكە كىرىدىغان كىشىلەر توغرىسىدا تالاش ـ تارتىش قىلىشقا باشلىدى. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى: ئۇ كىشىلەر بەلكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى بولسا كېرەك، دېيىشسە، يەنە بەزىلىرى: بەلكى ئىسلامدا تۇغۇلۇپ، الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمىگەن كىشىلەر بولۇشى، مۇمكىن، دېيىشتى. ئۇلار كۆپ تالاشتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چىقىپ، ئۇلاردىن: «نېمە توغرىسىدا تالاش ـ تارتىش قىلىشىۋاتىسىلەر؟» سورىدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بولۇپ ئۆتكەن تالاش ـ تارتىش توغرىسىدا سۆزلەپ بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇلار، سۆپىكۆچ قىلمايدىغان ۋە قىلدۇرمايدىغان، پال ئاچمايدىغان ۋە الله غا تەۋەككۈل قىلىدىغان كىشىلەردۇر»، دېدى. ئۇككاشە ئىبنى مۇھسىن ئورنىدىن تۇرۇپ: الله نىڭ مېنى شۇلارنىڭ قاتارىدىن قىلىشىغا دۇئا قىلغىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن شۇلارنىڭ قاتارىدىن» دېدى. ئاندىن يەنە بىر كىشى ئورنىدىن تۇرۇپ: مېنىمۇ شۇلارنىڭ قاتارىدىن قىلىشىغا الله غا دۇئا قىلغىن دېۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇككاشە بۇ ئىشتا سەندىن چاققان چىقىپ قالدى» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

75/2 ـ عَنْ ابْن عبَّاس رضي اللَّه عنهما أيْضاً أَنَّ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ يقُولُ: «اللَّهُم لَكَ أَسْلَمْتُ وبِكَ آمنْتُ، وعليكَ توَكَّلْتُ، وإلَيكَ أَنَبْتُ، وبِكَ خاصَمْتُ. اللَّهمَّ أَعُوذُ بِعِزَّتِكَ، لا إِلَه إلاَّ أَنْتَ أَنْ تُضِلَّنِي أَنْت الْحيُّ الَّذي لا تَموتُ، وَالْجِنُّ وَالإِنْسُ يُموتُونَ» متفقٌ عليه... وَهَذا لَفْظُ مُسْلِمٍ وَاخْتَصره الْبُخَارِيُ.

75/2 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دائىم مۇنداق دەيتتى: «ئى الله! ساڭا بويسۇندۇم، ساڭا ئىشەندىم، ساڭا تەۋەككۈل قىلدىم ۋە سەن تەرەپكە قايتتىم. سەن ئۈچۈن مۇجادىلە قىلىمەن. ئى الله! سېنىڭ ئىززىتىڭ بىلەن مېنى ئازدۇرۇۋېتىشىڭدىن پاناھ تىلەيمەن. سەندىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق. سەن ھەمىشە تىرىكتۇرسەن، ئۆلمەيسەن، جىن ۋە ئىنسانلار ئۆلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

76/3 ـ عن ابْنِ عَبَّاس رضي اللَّه عنهما أيضاً قال: حسْبُنَا اللَّهُ ونِعْمَ الْوكِيلُ قَالَهَا إبْراهِيمُ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حينَ أُلْقِى في النَّارِ، وَقالَهَا مُحمَّدٌ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حينَ قَالُوا: «إِنَّ النَّاسَ قَدْ جَمعُوا لَكُمْ فَاخْشَوْهُمْ فَزَادَهُمْ إيماناً وقَالُوا: حَسْبُنَا اللَّهُ وَنِعْمَ الْوكِيلُ» رواه البخارى.

وفي رواية له عن ابْنِ عَبَّاسٍ رضي اللَّه عنهما قال: «كَانَ آخِرَ قَوْل إبْراهِيمَ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حِينَ أُلْقِي في النَّارِ حسْبي اللَّهُ وَنِعمَ الْوَكِيلُ».

76/3 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوتقا تاشلانغان چاغدا: الله بىزگە كۇپايىدۇر، الله نېمىدېگەن ياخشى ھامىي! دېگەن. مۇشرىكلار تەرەپدارلىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، قۇرەيشلەر سىلەرگە قارشى

قوشۇن تويلىدى، ئۇلاردىن قورقۇڭلار» دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله بىزگە كۇپايىدۇر، الله نېمىدېگەن ياخشى ھامىي!» دېگەن. مۇشرىكلار تەرەپدارلىرىنىڭ سۆزىنى ئاڭلىغان مۇسۇلمانلارنىڭ ئىمانى تېخىمۇ كۈچەيگەن ۋە ئۇلارمۇ بۇ سۆزنى قىلغان ئىدى. [بۇخارىدىن]

ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوتقا تاشلانغان چاغدا قىلغان ئەڭ ئاخىرقى سۆزى: الله ماڭا كۇپايىدۇر ۋە ئۇ نېمىدېگەن ياخشى ھامىي! دېگەندىن ئىبارەت بولغان، دېيىلگەن.

77/4 ـ عَن أبي هُرَيْرَةَ رضي اللّه عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «يَدْخُلُ الْجَنَّةَ أَقْوَامٌ أَفْئِدتُهُمْ مِثْلُ أفئدة الطَّيْرِ» رواه مسلم.

قيل معْنَاهُ مُتوَكِّلُون، وقِيلَ قُلُوبُهُمْ رقِيقَةٌ.

77/4 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قەلبلىرى ئۇچار ـ قۇشلارنىڭ قەلبلىرىگە ئوخشاش (تەۋەككۇلچى، رەھىمدىل) كىشىلەر جەننەتكە كىرىدۇ». [مۇسلىمدىن]

78/5 ـ عنْ جَابِرٍ رضي اللّهُ عنه أنَّهُ غَزَا مَعَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قِبَلَ نَجْدٍ فَلَمَّا قَفَل رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَفَل معَهُمْ، فأدْركَتْهُمُ الْقَائِلَةُ في وادٍ كَثِيرِ الْعضَاهِ، فَنَزَلَ رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وتَفَرَّقَ النَّاسُ يسْتظلُّونَ بالشجر، ونَزَلَ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم تَحْتَ سمُرَةٍ، فَعلَّقَ بِهَا سيْفَه، ونِمْنَا نوْمةً، فإذا رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يدْعونَا، وإِذَا عِنْدَهُ أعْرابِيٌّ فقَالَ: «إنَّ هَذَا اخْتَرَطَ عَلَيَّ سيْفِي وأَنَا نَائِمٌ، فاسْتيقَظْتُ وَهُو في يدِهِ صَلْتاً، قالَ: مَنْ يَمْنَعُكَ منِّي؟ قُلْتُ: اللّه ـ ثَلاثاً» ولَمْ يُعاقِبْهُ وَجلَس. متفقٌ عليه.

وفي رواية: قَالَ جابِرٌ: كُنَّا مع رسول اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بذاتِ الرِّقاع، فإِذَا أتينا على شَجرةٍ ظليلة تركْنَاهَا لرسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَجاء رجُلٌ من الْمُشْرِكِين، وسيف رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مُعلَّقٌ بالشَّجرةِ، فاخْترطهُ فقال: تَخَافُنِي؟ قَالَ: «لا» قَالَ: فمَنْ يَمْنَعُكَ منِّي؟ قال: «اللّه».

وفي رواية أبي بكرٍ الإسماعيلي في صحيحِهِ: قال منْ يَمْنعُكَ مِنِّي؟ قَالَ: «اللّهُ» قال: فسقَطَ السَّيْفُ مِنْ يدِهِ، فأخذ رسَول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم السَّيْفَ فَقال: «منْ يمنعُكَ مِنِّي؟» فَقال: كُن خَيْرَ آخِذٍ، فَقَالَ: «تَشهدُ أنْ لا إِلَه إلا اللّهُ، وأنِّي رسولُ اللّه؟» قال: لا، ولكِنِّي أعاهِدُك أن لا أقَاتِلَكَ، ولا أكُونَ مع قوم يقاتلونك، فَخلَّى سبِيلهُ، فَأتى أصحابَه فقَالَ: جِئتكُمْ مِنْ عِندِ خيرِ النَّاسِ.

قَولُهُ: «قَفَل» أيْ: رجع. و«الْعِضَاهُ» الشَّجر الذي لَه شَوْك. و «السَّمُرَةُ» بِفَتْح السينِ وضمِّ الْمِيمِ: الشَّجَرةُ مِن الطَّلْح، وهِي الْعِظَام منْ شَجرِ الْعِضاهِ. و «اخْترطَ السَّيْف» أي: سلَّهُ وهُو في يدِهِ. «صلتاً» أيْ: مسْلُولاً، وهُو بِفَتْح الصادِ وضمِّها.

78/5 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن نەجدە تەرەپكە غازاتقا چىقتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام غازاتتىن قايتقان ۋاقىتتا ساھابىلارمۇ بىللە قايتتى. چۈشلۈك دەم ئېلىش ئۈچۈن ئۇلار دەرەخلىرى قويۇق بىر ئورمانلىققا چۈشتى. مۇشۇ يەردە ساھابىلار دەرەخ

سايىسىدا سايىداش ئۈچۈن تارالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر تۈپ سەمۇرە دەرىخىنىڭ ئاستىغا چۈشۈپ ئۈنىڭغا قىلىچىنى ئاستى. ھەممىمىز قاتتىق ئۇخلاپ كېتىپتۇق. بىر چاغدا بىزنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چاقىردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا بىر ئەئرابى تۇراتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن ئۇخلاۋاتسام ئۇ ئەئرابى مېنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن قىلىچىمنى غىلاپتىن سۇغۇرۇۋالغان ئىكەن. ئويغانسام قىلىچ ئۇنىڭ قولىدا پارقىراپ تۇرۇپتۇ، ئۇ ماڭا: مەندىن سېنى كىم ساقلاپ قالالايدۇ؟ دېدى. مەن ئۈچ قېتىم: الله دېدىم» دېدى. ئەئرابى بىر چەتتە ئولتۇراتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامئۇنى جازالىمىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن «زاتىرىقا» دېگەن جايدا بىللە ئىدۇق. بىز سايىلىك بىر دەرەخنىڭ قېشىغا كەلدۇق، ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سايىدىشى ئۈچۈن قالدۇرۇپ قويدۇق. ئاندىن بىر مۇشرىك كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىلىچى دەرەخكە ئېسىقلىق ئىدى. ئۇ مۇشرىك قىلىچنى غىلاپتىن سۇغۇرۇۋېلىپ: مەندىن قورقامسەن؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق» دېدى. مۇشرىك: مېنىڭدىن سېنى كىم ساقلاپ قالالايدۇ، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله» دېدى.

ئەبۇبەكرى ئىسمائىلىنىڭ رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلگەن: ئۇ مۇشرىك: مېنىڭدىن سېنى كىم ساقلاپ قالالايدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله» دېدى. ئاندىن قىلىچ ئۇنىڭ قولىدىن چۈشۈپ كەتتى. قىلىچنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دەرھال قولىغا ئېلىپ: «مېنىڭدىن سېنى كىم ساقلاپ قالىدۇ» دېدى. مۇشرىك: ئەسىر ئالغۇچىنىڭ ياخشىسى بولغىن! دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھنىڭ يوقلۇقىغا ۋە مېنىڭ الله نىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىمگە گۇۋاھلىق بەرگىن» دېدى. مۇشرىك: ياق، لېكىن سەن بىلەن ئۇرۇشماسلىققا ۋە سەن بىلەن ئۇرۇشقانلار بىلەن بىللە بولماسلىققا ۋەدە قىلاي، دېدى. ئاندىن ئۇنى قويۇۋەتتى. ئۇ ھەمراھلىرىنىڭ قېشىغا كېلىپ: مەن كىشىلەرنىڭ ياخشىسىنىڭ قېشىدىن كەلدىم، دېدى.

79/6 ـ عنْ عمرَ رضي اللَّهُ عنه قال: سمعْتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «لَوْ أَنَّكم تتوكَّلون على اللَّهِ حقَّ تَوكُّلِهِ لرزَقكُم كَما يرزُقُ الطَّيْرَ، تَغْدُو خِماصاً وترُوحُ بِطَاناً» رواه الترمذي، وقال: حديثٌ حسنٌ.

معْناهُ تَذْهَبُ أَوَّلَ النَّهَارِ خِماصاً: أَي ضَامِرةَ الْبُطونِ مِنَ الْجُوعِ، وترْجِعُ آخِرَ النَّهَارِ بِطَاناً: أَيْ مُمْتَلِئَةَ الْبُطُونِ.

79/6 ـ ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەنپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىگىنى ئاڭلىدىم: «ئەگەر الله غا ھەقىقىي تەۋەككۇل قىلساڭلار، الله سىلەرگە خۇددى قۇشلارغا رىزق بەرگەندەك رىزق بېرىدۇ. قۇشلار ئەتىگەنلىرى ئاچ ھالەتتە چىقىپ، كەچلىرى قورساقلىرى تويغان ھالەتتە قايتىپ كېلىدۇ». [تىرمىزىدىن]

80/7 ـ عن أَبي عِمَارةَ الْبراءِ بْنِ عازِبٍ رضي اللَّه عنهما قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يا فُلان إِذَا أَويْتَ إِلَى فِرَاشِكَ فَقُل: اللَّهمَّ أَسْلَمْتُ نفْسي إِلَيْكَ، ووجَّهْتُ وجْهِي إِلَيْكَ، وفَوَّضْتُ أَمري إِلَيْكَ،

وأَلْجأْتُ ظهْرِي إلَيْكَ. رغْبَة ورهْبَةً إلَيْكَ، لا ملجأَ ولا منْجى مِنْكَ إلاَّ إلَيْكَ، آمَنْتُ بِكِتَابِكَ الّذي أَنْزَلْتَ، وبنبيِّك الَّذي أرْسلتَ، فَإِنَّكَ إنْ مِتَّ مِنْ لَيْلَتِكَ مِتَّ عَلَى الْفِطْرَةِ، وإنْ أَصْبحْتَ أَصَبْتَ خيْراً» متفقٌ عليه.

وفي رواية في الصَّحيحين عن الْبراء قال: قال لي رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إذَا أَتَيْتَ مضجعَكَ فَتَوَضَّأْ وُضُوءَكَ للصَّلاَةِ، ثُمَّ اضْطَجِعْ عَلَى شِقِّكَ الأيْمَنِ وقُلْ: وذَكَر نَحْوَه ثُمَّ قَالَ وَاجْعَلْهُنَّ آخرَ ما تَقُولُ».

**80/7** - ئەبۇئىمارەتە بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئى پالانى! سەن ياتىدىغان چېغىڭدا: ئى الله! ئۆزەمنى ساڭا تاپشۇردۇم ۋە سەن تەرەپكە يۈزلەندىم. ئىشلىرىمنى ساڭا تاپشۇردۇم. ساڭا قىزىققان ۋە سەندىن قورققان ھالدا سەندىن پاناھلىق تىلەيمەن، پاناھلىنىدىغان ۋە پاناھلاندۇرىدىغان جاي پەقەت سەن تەرەپتىدۇر. سېنىڭ چۈشۈرگەن كىتابلىرىڭغا ئىشەندىم. سەن ئەۋەتكەن پەيغەمبەرلەرگە ئىشەندىم، دەپ ياتقىن. ئەگەر شۇ كېچىسى ئۆلۈپ كەتسەڭ، ئىمان بىلەن كېتىسەن، ئەگەر تاڭ ئاتقۇزساڭ ياخشىلىق ئۈستىدە تاڭ ئاتقۇزغان بولىسەن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

بەرانىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە مۇنداق دېگەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «سەن ياتىدىغان چېغىڭدا نامازغا تاھارەت ئالغانغا ئوخشاش تاھارەت ئالغىن. ئاندىن ئوڭ تەرىپىڭنى بېسىپ ياتقىن ۋە يۇقىرىدا دېيىلگەندەك دېگىن» دېدى. ئاندىن: «ئاشۇ دۇئالارنى شۇ كۈندىكى سۆزۈڭنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى قىل» دېدى.

81/8 - عنْ أبي بَكْرٍ الصِّدِّيق رضي اللَّه عنه عبدِ اللَّه بنِ عثمانَ بنِ عامِرِ بنِ عُمَرَ بن كعب بن سعد بْنِ تَيْمِ بْن مُرَّةَ بْنِ كَعْبِ بْن لُؤيٍّ بْنِ غَالِب الْقُرَشِيِّ التَّيْمِيِّ رضي اللَّه عنه - وهُو وأَبُوهُ وَأُمَّهُ صحابَةٌ، رضي اللَّه عنهم - قال: نظرتُ إلى أَقْدَامِ الْمُشْرِكِينَ ونَحنُ في الْغَارِ وهُمْ علَى رؤوسنا فقلتُ: يا رسولَ اللَّهِ لَوْ أَنَّ أَحَدَهمْ نَظرَ تَحتَ قَدميْهِ لأَبصرَنا فقال: «مَا ظَنُّك يا أَبا بكرٍ باثْنَيْنِ اللَّهُ ثالِثُهْما» متفقٌ عليه.

**81/8** - ئەبۇبەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز غاردىكى چاغدا مۇشرىكلار بىزنىڭ بېشىمىزدا ئىدى. مەن مۇشرىكلارنىڭ پۇتلىرىنى كۆردۈم. مەن ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەگەر ئۇلارنىڭ بىرەرسى پۇتىنىڭ ئاستىغا قارىسا بىزنى چوقۇم كۆرىۋالىدۇ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىككى كىشى بولۇپ ئۇ ئىككىسىنىڭ ئۈچىنچىسى الله بولسا ئۇ ئىككىسى ھەققىدە قانداق گۇمان قىلىسەن؟» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

82/9 - عَنْ أُمِّ الْمُؤمِنِينَ أُمِّ سلَمَةَ، واسمُهَا هِنْدُ بنْتُ أَبي أُمَيَّةَ حُذَيْفةَ المخزومية رضي اللَّهُ عنها أن النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ إذَا خَرجَ مِنْ بيْتِهِ قالَ: «بسم اللَّهِ، توكَّلْتُ عَلَى اللَّهِ، اللَّهُمَّ إِنِّي أعوذُ بِكَ أَنْ أَضِلَّ أَو أُضَلَّ، أَوْ أَزِلَّ أَوْ أُزلَّ، أَوْ أَظلِمَ أَوْ أُظلَم، أَوْ أَجْهَلَ أَو يُجهَلَ عَلَيَّ» حديثٌ صحيحٌ رواه أبو داود والتِّرمذيُّ وَغيْرُهُمَا بِأَسانِيدَ صحيحةٍ. قالَ التِّرْمذي: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ، وهذا لَفظُ أَبي داودَ.

**82/9** - مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى ئۇممۇ سەلىيمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيدىن چىققاندا مۇنداق دەيتتى: «الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن، الله غا تەۋەككۇل قىلدىم. ئى الله! ساڭا سېغىنىپ ئېزىپ كېتىشتىن ياكى ئازدۇرۇلۇپ كېتىشتىن، تېيىلىپ

كېتىشــىمدىن يــاكى تېيىلدۇرۇلىشــىمدىن، زۇلــۇم قىلىشــىمدىن يــاكى زۇلــۇم قىلىنىشــىمدىن، نــادانلىق قىلىشىمدىن ياكى باشقىلارنىڭ ماڭا نادانلىق قىلىشىدىن پاناھ تىلەيمەن». [تىرمىزىدىن]

83/10 ـ عنْ أنسٍ رضيَ اللَّهُ عنه قال: قال: رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ قَالَ ـ يعنِي إذا خَرَج مِنْ بيْتِهِ ـ: بِسْمِ اللَّهِ توكَّلْتُ عَلَى اللَّهِ، ولا حولَ ولا قُوةَ إلاَّ بِاللَّهِ، يقالُ لهُ هُديتَ وَكُفِيت ووُقِيتَ، وتنحَّى عنه الشَّيْطَانُ» رواه أبو داودَ والترمذيُّ، والنِّسائِيُّ وغيرُهم: وقال الترمذيُّ: حديثٌ حسنٌ، زاد أبو داود: «فيقول: ـ يعْنِي الشَّيْطَانَ ـ لِشَيْطانٍ آخر: كيْفَ لك بِرجُلٍ قَدْ هُدِيَ وَكُفِي وَوُقِى؟».

83/10 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئۆيىدىن چىققاندا، الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن، الله غا تەۋەككۇل قىلدىم. كۈچ ـ قۇۋۋەت پەقەت الله غا خاستۇر دېسە، ئۇ كىشىگە ھىدايەت قىلىندىڭ، كۇپايە قىلىندىڭ يامانلىقتىن ساقلاندىڭ ۋە سەندىن شەيتان يىراق بولدى دېيىلىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

ئەبۇداۋۇدنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «شەيتان يەنە بىر شەيتانغا ھىدايەت قىلىنغان، كۇپايە قىلىنغان ۋە يامانلىقتىن ساقلانغان ئادەمگە قانداقمۇ كۈچۈڭ يەتسۇن، دەيدۇ» دېيىلگەن.

84/11 ـ وَعنْ أنَسٍ رضِي اللَّهُ عنه قال: كَان أخوانِ عَلَى عهْدِ النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وكَانَ أحدُهُما يأْتِي النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، والآخَرُ يحْتَرِفُ، فَشَكَا الْمُحْتَرِفُ أخَاهُ للنبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: «لَعلَّكَ تُرْزَقُ بِهِ» رواه التِّرْمذِيُّ بإسناد صحيح على شرط مسلمٍ.

«يحْترِفُ»: يكْتَسِب ويَتَسبَّبُ.

84/11 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبىرىمىزنىڭ زامانىدا ئىككى قېرىنداش بار ئىدى. ئۇ ئىككىسىدىن بىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ تۇراتتى. يەنە بىرى كەسىپ قىلاتتى. كەسىپ قىلغۇچى ئۆزىنىڭ قېرىندىشىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا شىكايەت قىلغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئېھتىمال سەن شۇنىڭ سەۋەبى بىلەن رىزىق بېرىلىۋاتقان بولساڭ كېرەك» دېگەن. [تىرمىزىدىن]

## 8 ـ باب

### مۇستەھكەم تۇرۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَاسْتَقِمْ كَمَا أُمِرْتَ﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد!) الله سېنى بۇيرۇغاندەك توغرا يولدا بولغىن﴾[1] ﴿إِنَّ الَّذِينَ قَالُوا رَبُّنَا اللَّهُ ثُمَّ اسْتَقَامُوا تَتَنَزَّلُ عَلَيْهِمُ الْمَلائِكَةُ أَلَّا تَخَافُوا وَلَا تَحْزَنُوا وَأَبْشِرُوا بِالْجَنَّةِ الَّتِي كُنْتُمْ تُوعَدُونَ نَحْنُ أَوْلِيَاؤُكُمْ فِي الْحَيَاةِ الدُّنْيَا وَفِي الْآخِرَةِ وَلَكُمْ فِيهَا مَا تَشْتَهِي أَنْفُسُكُمْ وَلَكُمْ فِيهَا مَا تَدَّعُونَ نُزُلًا مِنْ غَفُورٍ رَحِيمٍ﴾ ﴿شۈبھىسىزكى، «پەرۋەردىگارىمىز اللەدۇر" دېگەنلەر، ئاندىن توغرا يولدا بولغانلارغا پەرىشتىلەر چۈشۈپ: «قورقماڭلار، غەم قىلماڭلار،

[1] سۈرە ھۇد 112 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

سىلەرگە ۋەدە قىلىنغان جەننەت ئۈچۈن خۇشال بولۇڭلار، بىز دۇنيادا، ئاخىرەتتە سىلەرنىڭ دوستلىرىڭلارمىز، جەننەتتە سىلەر ئۈچۈن كۆڭلۈڭلار تارتقان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ۋە تىلىگەن نەرسەڭلارنىڭ ھەممىسى بار، (ئۇلار) ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچى، ناھايىتى مېھرىبان (الله) تەرىپىدىن بېرىلگەن زىياپەتتۇر" دەيدۇ﴾[1] ﴿إِنَّ الَّذِينَ قَالُوا رَبُّنَا اللَّهُ ثُمَّ اسْتَقَامُوا فَلا خَوْفٌ عَلَيْهِمْ وَلا هُمْ يَحْزَنُونَ أُولَئِكَ أَصْحَابُ الْجَنَّةِ خَالِدِينَ فِيهَا جَزَاءً بِمَا كَانُوا يَعْمَلُونَ﴾ ﴿"پەرۋەردىگارىمىز الله دۇر" دېگەن، ئاندىن توغرا يولدا بولغانلارغا، شۈبھىسىزكى، (كەلگۈسىدىن) غەم قىلىش، (كەتكەنگە) قايغۇرۇش يوقتۇر. ئەنە شۇلار ئەھلى جەننەتتۇر، ئۇلار جەننەتتە مەڭگۈ قالىدۇ، (بۇ) ئۇلارنىڭ قىلغان (ياخشى) ئەمەللىرىنى مۇكاپاتلاش ئۈچۈندۇر﴾[2].

85/1 ـ وَعَنْ أَبِي عمرو، وقيل أَبِي عمْرة سُفْيانَ بنِ عبد اللَّه رضي اللَّه عنه قال: قُلْتُ: يا رسول اللَّهِ قُلْ لِي في الإِسلامِ قَولاً لا أَسْأَلُ عنْه أَحداً غيْرك. قال: «قُلْ: آمَنْتُ باللَّهِ: ثُمَّ اسْتَقِمْ» رواه مسلم.

**85/1** ـ ئەبۇئەمرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا ئىسلام توغرىسىدا سەندىن باشقا ھېچكىمدىن سورىمايدىغان بىر سۆزنى، دەپ بەرگەن بولساڭ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله غا ئىشەندىم دېگىن، ئاندىن شۇنىڭدا چىڭ تۇرغىن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

86/2 ـ وعنْ أَبي هُريْرة رضي اللَّه عنه: قال قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «قَارِبُوا وسدِّدُوا، واعْلَمُوا أَنَّه لَنْ ينْجُو أَحدٌ منْكُمْ بعمله» قَالوا: ولا أَنْتَ يَا رسُولَ اللَّه؟ قال: «ولا أَنَا إِلا أَنْ يتَغَمَّدني اللَّه برَحْمةٍ منْه وَفضْلٍ» رواه مسلم.

و «الْمُقارَبَةُ»: الْقَصْدُ الَّذي لا غلُوَّ فيه ولا تقْصيرَ. و«السَّدادُ»: الاسْتِقَامةُ وَالإِصابةُ، و «يتَغَمَّدني» يُلْبسُني ويَسْتُرني. قالَ الْعُلَمَاءُ: معنَى الاستقَامَةِ: لُزومُ طَاعةِ اللَّهِ تَعالى، قالُوا: وَهِي مِنْ جوامِعِ الْكَلِم، وهِيَ نظام الأُمُورِ، وباللَّه التَّوفيق.

**86/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله بۇيرۇغان ئىشنى قىلىشتا يېقىن تۇرۇڭلار ۋە ئۇنىڭدا مۇستەھكەم تۇرۇڭلار، بىلىڭلاركى، ئىچىڭلاردىن ھېچكىم ئۆز ئەمەلى بىلەن نىجات تاپالمايدۇ» دېدى. كىشىلەر: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سىلىمۇ شۇنداقمۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەنمۇ شۇنداق، لېكىن الله مېنى ئۆز رەھمىتىگە ۋە ئۆز پەزلىگە ئالغان» دېدى. [مۇسلىمدىن]

## 9 ـ باب

[1] سۈرە فۇسسىلەت 30 ـــ 32 ـ ئايەتكىچە.
[2] سۈرە ئەھقاف 13 ـــ 14 ـ ئايەتلەر.

اللہ نىڭ كاتتا مەخلۇقاتلىرى ئۈستىدە تەپەككۇر قىلىش، دۇنيانىڭ تۈگىشى، ئاخىرەتنىڭ قورقۇنچلىرى ۋە باشقا ئىشلار، نەپسىنىڭ كەمچىلىكى ئۆز نەپسىنى پاكلاش ۋە ئۇنى توغرا يولدا چىڭ تۇرۇشقا يېتەكلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّمَا أَعِظُكُمْ بِوَاحِدَةٍ أَنْ تَقُومُوا لِلَّهِ مَثْنَى وَفُرَادَى ثُمَّ تَتَفَكَّرُوا﴾ ﴿ئېيتقىنكى، «مەن سىلەرگە بىر ئىشنى تەۋسىيە قىلىمەن: سىلەر خۇدالىق ئۈچۈن ئىككىدىن، يا بىردىن تۇرۇڭلار (يەنى الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن يىغىلىپ ياكى يەككە ھالدا ھەقنى تىلەڭلار) ئاندىن پىكىر يۈرگۈزۈڭلار"﴾[1] ﴿إِنَّ فِي خَلْقِ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ وَاخْتِلافِ اللَّيْلِ وَالنَّهَارِ لَآيَاتٍ لِأُولِي الْأَلْبَابِ الَّذِينَ يَذْكُرُونَ اللَّهَ قِيَاماً وَقُعُوداً وَعَلَى جُنُوبِهِمْ وَيَتَفَكَّرُونَ فِي خَلْقِ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ رَبَّنَا مَا خَلَقْتَ هَذَا بَاطِلاً سُبْحَانَكَ﴾ ﴿شۈبھىسىزكى، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشىدا، كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىپ تۇرۇشىدا ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن، ئەلۋەتتە، روشەن دەلىللەر بار. ئۇلار ئۆرە تۇرغاندىمۇ، ئولتۇرغاندىمۇ، ياتقاندىمۇ الله نى ئەسلەپ تۇرىدۇ، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشى توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزىدۇ. (ئۇلار ئېيتىدۇ) «پەرۋەردىگارىمىز! بۇنى بىكار ياراتمىدىڭ. سەن پاكتۇرسەن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن"﴾[2] ﴿أَفَلا يَنْظُرُونَ إِلَى الْإِبِلِ كَيْفَ خُلِقَتْ وَإِلَى السَّمَاءِ كَيْفَ رُفِعَتْ وَإِلَى الْجِبَالِ كَيْفَ نُصِبَتْ وَإِلَى الْأَرْضِ كَيْفَ سُطِحَتْ فَذَكِّرْ إِنَّمَا أَنْتَ مُذَكِّرٌ﴾ ﴿ئۇلار قارىمامدۇكى، تۆگىلەر قانداق يارىتىلدى، ئاسمان قانداق ئېگىز قىلىندى، تاغلار قانداق تۇرغۇزۇلدى، زېمىن قانداق يېيىتىلدى. سەن (ئۇلارغا) ۋەز - نەسىھەت قىلغىن، سەن پەقەت (ئۇلارغا) ۋەز - نەسىھەت قىلغۇچىسەن﴾[3] ﴿أَفَلَمْ يَسِيرُوا فِي الْأَرْضِ فَيَنْظُرُوا﴾ ﴿ئۇلار زېمىندا سەير قىلىپ ئىلگىرىكىلەرنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىنى كۆزەتمىدىمۇ؟﴾[4] والآيات في الباب كثيرةٌ. ومِنْ الأحَاديث الحديث السَّابق: «الْكَيِّس مَنْ دَانَ نَفْسَه».
يۇقىرىدا ئۆتكەن 66 - ھەدىس مۇشۇ باب بىلەن مۇناسىۋەتلىك.

## 10 - باب

## ياخشى ئىشلارغا ئالدىراش، ياخشى ئىشنى قىلىشقا يۈزلەنگەن كىشىنى ئىككىلەنمەستىن شۇ ئىشنى تېزلىك بىلەن قىلىشقا قىزىقتۇرۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَاسْتَبِقُوا الْخَيْرَاتِ﴾ ﴿(ئى مۆمىنلەر !) ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا ئالدىراڭلار﴾[5] ﴿وَسَارِعُوا إِلَى مَغْفِرَةٍ مِنْ رَبِّكُمْ وَجَنَّةٍ عَرْضُهَا السَّمَاوَاتُ وَالْأَرْضُ أُعِدَّتْ لِلْمُتَّقِينَ﴾

---

[1] سۈرە سەبەئ 46 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئال ئىمران 190 ــــ 191 - ئايەتلەر.
[3] سۈرە غاشىيە 18 ــــ 21 - ئايەتكىچە.
[4] سۈرە سۈرە مۇھەممەد 10 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] سۈرە بەقەرە 148 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

﴿پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ مەغپىرىتىگە ۋە تەقۋادارلار ئۈچۈن تەييارلانغان، كەڭلىكى ئاسمان ــ زېمىنچە كېلىدىغان جەننەتكە ئالدىراڭلار﴾[1].

87/1 ـ عَنْ أبي هريرة رضي اللَّه عنه أن رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «بادِروا بالأعْمالِ فِتَناً كقطعِ اللَّيلِ الْمُظْلِمِ يُصبحُ الرجُلُ مُؤمناً ويُمْسِي كافراً، ويُمسِي مُؤْمناً ويُصبحُ كافراً، يبيع دينه بعَرَضٍ من الدُّنْيا» رواه مسلم.

87/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا ئالدىراڭلار، كەلگۈسىدە قاراڭغۇ كېچىنىڭ پارچىسىغا ئوخشاش شۇنداق پىتنە ـ پاساتلىق زامانلار كېلىدۇ، بىر كىشى مۆمىن ھالىتىدە تاڭ ئاتقۇزسا، كاپىر ھالىتىدە كەچ قىلىدۇ، مۆمىن ھالىتىدە كەچ قىلسا،كاپىر ھالىتىدە تاڭ ئاتقۇزىدۇ. ئۆزىنىڭ دىنىنى دۇنيانىڭ ئازغىنە نەرسىسىگە سېتىۋېتىدۇ». [مۇسلىمدىن]

88/2 ـ عنْ أبي سِرْوَعَةَ ـ بكسرِ السين المهملةِ وفتحها ـ عُقبَةَ بنِ الْحارِثِ رضي اللَّه عنه قال: صليت وراءَ النَبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بالمدينةِ الْعصْرَ، فسلَّم ثُمَّ قَامَ مُسْرِعاً فَتَخَطَّى رِقَابَ النَّاسِ إلى بعض حُجَرِ نسائِهِ، فَفَزِعَ النَّاس من سرعَتِهِ، فخرج عَليهِمْ، فرأى أَنَّهُمْ قدْ عَجِبوا منْ سُرْعتِه، قالَ: «ذكرت شيئاً من تبْرٍ عندنَا، فكرِهْتُ أن يحبسَنِي، فأمرْتُ بقسْمتِه» رواه البخاري.

وفي رواية له: «كنْتُ خلَّفْتُ في الْبيتِ تِبراً من الصَّدقةِ، فكرِهْتُ أنْ أُبَيِّتَه». «التِّبْر» قطع ذهبٍ أوْ فضَّةٍ.

88/2 ـ ئۇقبە ئىبنى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن مەدىنىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كەينىدە ئەسىر نامىزى ئوقۇدۇم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سالام بەرگەندىن كېيىن ئىتتىك ئورنىدىن تۇرۇپ كىشىلەرنىڭ ئارىسىدىن ئارىلاپ ئۆتۈپ ئۆزلى ئاياللىرىنىڭ بىرىنىڭ ئۆيىگە كىرىپ كەتتى. كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تېز مېڭىشىدىن چۆچۈپ قالدى. بىردەمدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چىقتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرنىڭ ئۆزىنىڭ ئالدىراش ماڭغانلىقىدىن ئەجەپلەنگەنلىكىنى كۆرۈپ مۇنداق دېدى: «بىزنىڭ ئۆيدىكى بىر پارچە ئالتۇن ئېسىمگە كېلىپ قالدى. ئۇنىڭ مەندە تۇرۇپ قېلىشىنى يامان كۆرۈپ ، ئۇنى تەقسىم قىلىۋېتىشكە بۇيرۇۋەتتىم». [بۇخارىدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «مەن سەدىقىدىن كەلتۈرۈلگەن بىر پارچە ئالتۇننى ئۆيدە قويۇپ قويغان ئىدىم. مەن ئۇنىڭ ئۆيۈمدە ساقلىنىپ تۈنىۋېرىشىنى ياقتۇرمىدىم» دېيىلگەن.

89/3 ـ عن جابر رضي اللَّهُ عنه قال: قال رجلٌ للنبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يومَ أُحُدٍ: أرأيتَ إنْ قُتلتُ فأينَ أنَا؟ قال: «في الْجنَّةِ» فألْقى تَمراتٍ كنَّ في يَدِهِ، ثُمَّ قاتل حتَّى قُتلَ. متفقٌ عليه.

89/3 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر ساھابە ئۇھۇد غازىتى كۈنىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئەگەر مەن ئۆلتۈرۈلسەم قەيەردە بولىمەن؟ ئېيتىپ باققىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «جەننەتتە» دېۋىدى، ئۇ ساھابە قولىدىكى يېۋاتقان خورمىنى تاشلاپ، ئۇرۇش مەيدانىغا كىرىپ تاكى ئۆلتۈرۈلگىچە ئۇرۇشتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

[1] سۈرە ئال ئىمران 133 ـ ئايەت.

90/4 ـ عن أبي هُريرةَ رضي اللَّهُ عنه قال: جاءَ رجلٌ إلى النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فقال: يا رسولَ اللَّهِ، أيُّ الصَّدقةِ أعْظمُ أجْراً؟ قال: «أنْ تَصَدَّقَ وأنْت صحيحٌ شَحيحٌ تَخْشى الْفقرَ، وتأْمُلُ الْغنى، ولا تُمْهِلْ حتَّى إذا بلَغتِ الْحلْقُومَ. قُلت: لفُلانٍ كذا ولفلانٍ كَذَا، وقَدْ كان لفُلان» متفقٌ عليه.

**90/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! قايسى سەدىقىنىڭ ئەجرى ھەممىدىن كاتتا، دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تېنىڭ ساغلام بولغان، كەمبەغەللىكتىن قورقۇپ بېخىللىق قىلىۋاتقان، باي بولۇشنى ئۈمىد قىلىۋاتقان ۋاقتىڭدا قىلغان سەدىقەڭدۇر، دېدى. سەدىقە قىلىشنى كېيىنگە سۈرۈۋەرمە، سەن جان ھەلقۇمغا كېلىپ قالغاندا ماللىرىم پالانچى، پالانچىغا بولسۇن دەيسەن، لېكىن ئۇ چاغدا ماللىرىڭ ئاللىقاچان باشقا بىرىگە تەۋە بولۇپ كەتكەن بولىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

91/5 ـ عن أنس رضي اللَّه عنه، أنَّ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أخذَ سيْفاً يوم أُحدٍ فقَالَ: «مَنْ يأْخُذُ منِّي هَذا؟» فبسطُوا أيديهُم، كُلُّ إنْسانٍ منهمْ يقُول: أنا أنا. قَالَ: «فمنْ يأْخُذُهُ بحقِهِ؟ فَأَحْجمِ الْقومُ، فقال أَبُو دجانة رضي اللَّه عنه: أنا آخُذه بحقِّهِ، فأَخَذهُ ففَلق بِهِ هَام الْمُشْرِكينَ». رواه مسلم.

اسم أَبي دجانة: سماكُ بْنُ خرشة. قولُهُ: «حجم الْقوم" أَي توقَّفُوا. و"فلق بِهِ" أَي شَق «ام الْمشرِكين" أَيْ رؤوسهُمْ.

**91/5** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇھۇد كۈنىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر قىلىچنى ئېلىپ: «بۇنى مەندىن كىم ئالىدۇ؟» دېدى. ساھابىلارنىڭ ھەممىسى قوللىرىنى سۇنۇپ: مەن، مەن دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇنى كىم ھەققىنى بىلەن ئالالايدۇ» دېدى. كىشىلەر تۇرۇپ قالدى. ئەبۇدۇجانە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئۇنى مەن ھەققىنى بىلەن ئالىمەن، دېدى. ئۇنى ئېلىپ مۇشرىكلارنىڭ باشلىرىنى چاپتى. [مۇسلىمدىن]

92/6 ـ عن الزُّبيْرِ بنِ عديٍّ قال: أَتيْنَا أَنس بن مالكٍ رضي اللَّه عنه فشَكَوْنا إِليهِ ما نلْقى من الْحَجَّاج. فقال: «اصْبِروا فإِنه لا يأْتي زمانٌ إلاَّ والَّذي بعْده شَرٌّ منه حتَّى تلقَوا ربَّكُمْ» سمعتُه منْ نبيِّكُمْ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. رواه البخاري.

**92/6** ـ زۇبەير ئىبنى ئەدىينىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، بىز ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قېشىغا ھەججاجدىن ئۇچرىغان ئەزىيەتلەرنى شىكايەت قىلىپ كەلدۇق. ئۇ: «سەۋر قىلىڭلار، ھەققەتەن بۇندىن كېيىن سىلەر الله غا ئۇچراشقىچىلىك بۇنىڭدىنمۇ يامان كۈنلەر كېلىدۇ» مەن بۇ ھەدىسنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئاڭلىغان، دېدى. [بۇخارىدىن]

93/7 ـ عن أبي هريرة رضي اللّه عنه أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «بادروا بالأعْمال سبعاً، هل تَنتَظرونَ إلاَّ فقراً مُنسياً، أوْ غنيٍّ مُطْغياً، أوْ مرضاً مُفسداً، أو هرماً مُفْنداً أو موتاً مُجهزاً أوِ الدَّجَّال فشرُّ غَائب يُنتَظر، أوِ السَّاعة فالسَّاعةُ أدْهى وأمر» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسن.

93/7 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرگە ھەممىنى ئۇنتۇلدۇرىدىغان كەمبەغەللىك، مەغرۇرلاندۇرىدىغان بايلىق، بەدەننى بۇزىدىغان كېسەل، ئېگىز ـ پەس سۆزلەيدىغان دەرىجىدىكى قېرىلىق، تۇيۇقسىز كېلىدىغان ئۆلۈم، كۈتۈپ تۇرۇلۇۋاتقان ئەڭ يامان دەججال، قىيىن ۋە جاپالىق بولغان قىيامەت قاتارلىق يەتتە تۈرلۈك ئىش كېلىشتىن بۇرۇن سىلەر ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا ئالدىراڭلار»، دېدى. [تىرمىزىدىن]

94/8 ـ عنه أن رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال يوم خيْبر: «لأعطِينَّ هذهِ الراية رجُلا يُحبُّ اللّه ورسُوله، يفتَح اللّه عَلَى يديهِ» قال عمر رضي اللّهُ عنه: ما أحببْت الإمارة إلاَّ يومئذٍ فتساورْتُ لهَا رجَاءَ أنْ أُدْعى لهَا، فدعا رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عليَ بن أبي طالب، رضي اللّه عنه، فأعْطَاه إِيَّاها، وقالَ: «امش ولا تلْتَفتْ حتَّى يَفتح اللّه عليكَ» فَسار عليٌّ شيئاً، ثُمَّ وقف ولم يلْتفتْ، فصرخ: يا رسول اللّه، على ماذَا أُقاتل النَّاس؟ قال: «قاتلْهُمْ حتَّى يشْهدوا أنْ لا إله إلاَّ اللّه، وأنَّ مُحمَّداً رسول اللّه، فَإذا فعلوا ذلك فقدْ منعوا منْك دماءَهُمْ وأموالهُمْ إلاَّ بحَقِّها، وحِسابُهُمْ على اللّه» رواه مسلم

94/8 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەيبەر كۈنى: «مەن بۇ بايراقنى الله ۋە الله نىڭ رەسۇلىنى ياخشى كۆرىدىغان كىشىگە بېرىمەن، الله ئۇنىڭ قولى بىلەن خەيبەرنى فەتھ قىلىدۇ» دېدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېدى: مەن پەقەت شۇ چاغدىلا باشلىق بولۇشنى ياخشى كۆردۈم. ئاندىن بەنە چاقىرىلىپ قېلىشىمنى ئۈمىد قىلىپ بويۇنلىرىمنى سوزۇپ كەتتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەلى ئىبنى ئەبۇتالىبنى چاقىردى. ئاندىن بايراقنى ئۇنىڭغا بېرىپ: «ھەتتا الله ساڭا ئۇنى فەتھ قىلىپ بەرمىگىچىلىك ئارقاڭغا قارىمىغىن دېدى». ئاندىن ئەلى بايراقنى ئېلىپ مېڭىپ توختىدى ۋە كەينىگە قارىماي تۇرۇپ، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇلار بىلەن نىمە مەقسەتتە ئۇرۇشىمەن، دەپ توۋلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇلار تاكى بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھنىڭ يوقلۇقىغا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ الله نىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بەرگەنگە قەدەر ئۇرۇشقىن. ئەگەر ئۇلار ئاشۇ گۇۋاھلىقنى بەرسە، مېنىڭدىن جانلىرىنى ۋە ماللىرىنى ساقلاپ قالىدۇ. پەقەت شۇ گۇۋاھلىقنىڭ (قانۇنى بويىچە جازاغا لايىق بولۇپ قالسا) ساقلاپ قالالمايدۇ. ئۇلارنىڭ ھېسابى الله غىدۇر» دېدى. (مۇسلىمدىن)

## 11 ـ باب

## تىرىشىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَالَّذِينَ جَاهَدُوا فِينَا لَنَهْدِيَنَّهُمْ سُبُلَنَا وَإِنَّ اللَّهَ لَمَعَ الْمُحْسِنِينَ﴾ ﴿بىز ئۈچۈن كۈرەش قىلغانلارنى ئەلۋەتتە يولىمىزغا يېتەكلەيمىز، الله ھەقىقەتەن ياخشى ئىش

قىلغۇچىلار بىلەن بىللىدۇر﴾[1] ﴿وَاعْبُدْ رَبَّكَ حَتَّى يَأْتِيَكَ الْيَقِينُ﴾ ﴿سەن ئۆزەڭگە ئۆلۈم كەلگەنگە (يەنى ئەجىلىڭ يەتكەنگە) قەدەر پەرۋەردىگارىڭغا ئىبادەت قىلغىن﴾[2] ﴿وَاذْكُرِ اسْمَ رَبِّكَ وَتَبَتَّلْ إِلَيْهِ تَبْتِيلاً﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ نامىنى ياد ئەتكىن، (ئىبادىتىڭدا) ئۇنىڭغا تولۇق يۈزلەنگىن﴾[3] ﴿فَمَنْ يَعْمَلْ مِثْقَالَ ذَرَّةٍ خَيْراً يَرَهُ﴾ ﴿كىمكى زەررىچىلىك ياخشى ئىش قىلىدىكەن، ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى كۆرىدۇ﴾[4] ﴿وَمَا تُقَدِّمُوا لِأَنْفُسِكُمْ مِنْ خَيْرٍ تَجِدُوهُ عِنْدَ اللَّهِ هُوَ خَيْراً وَأَعْظَمَ﴾ ﴿ئۆزەڭلار ئۈچۈن (دۇنيادا) قايسىبىر ياخشى ئىشنى قىلساڭلار، الله نىڭ دەرگاھىدا تېخىمۇ ياخشى، تېخىمۇ كاتتا ساۋاپقا ئېرىشىسىلەر﴾[5] ﴿وَمَا تُنْفِقُوا مِنْ خَيْرٍ فَإِنَّ اللَّهَ بِهِ عَلِيمٌ﴾ ﴿مېلىڭلاردىن نېمىنى خەير - ئېھسان قىلماڭلار، الله ھەقىقەتەن ئۇنى بىلگۈچىدۇر﴾[6].

95/1 ـ عن أبي هريرة رضي اللّه عنه. قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ اللّه تعالى قال: منْ عادى لي وليًّا. فقدْ آذنتهُ بالْحرْب. وما تقرَّبَ إِلَيَ عبْدِي بِشَيْءٍ أَحبَّ إِلَيَ مِمَّا افْتَرَضْتُ عليْهِ: وما يَزَالُ عبدي يتقرَّبُ إِلى بالنَّوافِلِ حَتَّى أُحِبَّه، فَإِذا أَحبَبْتُه كُنْتُ سمعهُ الَّذي يسْمَعُ به، وبَصره الذي يُبصِرُ بِهِ، ويدَهُ التي يَبْطِش بِهَا، ورِجلَهُ التي يمْشِي بها، وَإِنْ سأَلنِي أَعْطيْتَه، ولَئِنِ اسْتَعَاذَنِي لأُعِيذَّنه» رواه البخاري.

«آذنتُهُ» أعلَمْتُه بِأنِّي محارب لَهُ «استعاذني» رُوى بالنون وبالباء.

**95/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەدىس قۇددىسىدا مۇنداق دېگەن: «الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: كىمكى مېنىڭ دوستۇمغا دۈشمەنلىك قىلىدىكەن، مەن ئۇنىڭغا قارشى جەڭ ئېلان قىلىمەن. بەندەمنىڭ ماڭا مەن پەرز قىلغان ئەمەل ئارقىلىق يېقىنلىق ئىزدىگىنى، مەن ئۈچۈن باشقا ھەر قانداق ئەمەللەر ئارقىلىق يېقىنلىق ئىزدىگەندىنمۇ سۆيۈملۈكتۇر. بەندەم بۇيرۇلغان پەرز ئەمەللەردىن سىرت ماڭا نەپلە ئەمەللەر بىلەن داۋاملىق يېقىنلىشىدۇ. ھەتتا مەن ئۇنى ياخشى كۆرۈپ قالىمەن. قاچانكى مەن ئۇنى ياخشى كۆرسەم ئۇنىڭغا ئاڭلايدىغان قۇلىقى، كۆرىدىغان كۆزى، تۇتىدىغان قولى ۋە ماڭىدىغان پۇتى بولۇپ بېرىمەن (دېمەك ھەر بىر ئەزالىرىنى ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمەن). ئەگەر مەندىن نېمىنى سورىسا شۇنى بېرىمەن. ئەگەر مەندىن پاناھلىق تەلەپ قىلسا، مەن ئۇنى پاناھىمغا ئالىمەن». [بۇخارىدىن]

96/2 ـ عن أنس رضي اللّه عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فيمَا يرْوِيهِ عنْ ربهِ عزَّ وجَلَّ قال: «إِذَا تقرب الْعبْدُ إِليَّ شِبْراً تَقرَّبْتُ إِلَيْهِ ذِراعاً، وإِذَا تقرَّب إِلَيَّ ذراعاً تقرَّبْتُ منه باعاً، وإِذا أَتاني يَمْشِي أَتيْتُهُ هرْوَلَة» رواه البخاري.

[1] سۈرە ئەنكەبۇت 69 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ھىجر 99 ـ ئايەت.
[3] سۈرە مۇززەممىل 8 ـ ئايەت.
[4] سۈرە زەلزەلە 7 ـ ئايەت.
[5] سۈرە مۇززەممىل 20 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[6] سۈرە بەقەرە 273 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

96/2 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەدىس قۇددۇسىدا الله نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى بايان قىلىدۇ: «ئەگەر بەندە ماڭا بىر غېرىچ يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر گەز يېقىنلىشىمەن. ئەگەر ئۇ ماڭا بىر گەز يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر غۇلاچ يېقىنلىشىمەن. ئەگەر ئۇ ماڭا مېڭىپ كەلسە، مەن ئۇنىڭغا يۈگۈرۈپ بارىمەن». [بۇخارىدىن]

97/3 ـ عن ابن عباس رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «نِعْمتانِ مغبونٌ فيهما كثير من الناس: الصحة والفراغ» رواه مسلم.

97/3 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىككى نېمەت بار، كۆپ كىشىلەر ئۇ ئىككى نېمەتتىن زىيان تارتىدۇ. ئۇ بولسىمۇ، سالامەتلىك ۋە بوش ۋاقىت». [بۇخارىدىن]

98/4 ـ عن عائشة رضي اللّه عنها أنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَان يقُومُ مِنَ اللَّيْلِ حتَّى تتَفطَرَ قَدمَاهُ، فَقُلْتُ لَهُ، لِمْ تصنعُ هذا يا رسولَ اللّهِ، وقدْ غفرَ اللّه لَكَ مَا تقدَّمَ مِنْ ذَنبِكَ وما تأَخَّرَ؟ قال: «أَفَلاَ أُحِبُّ أَنْ أَكُونَ عبْداً شكُوراً؟» متفقٌ عليه. هذا لفظ البخاري، ونحوه في الصحيحين من رواية المُغيرة بن شُعْبَةَ.

98/4 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىلىرى نامازدا تۇراتتى، ھەتتاكى پۇتلىرى قاپىرىپ كېتەتتى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! نېمىشقا بۇنداق قىلىسەن؟ الله سېنىڭ ئىلگىرىكى ۋە كېيىنكى گۇناھلىرىڭنى مەغپىرەت قىلغۇەتكەن تۇرسا ـ دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەنمۇ شۈكۈر ئېيتقۇچى بەندىلەردىن بولۇشنى ياخشى كۆرمەمدىم؟» دېدى. [ىبرلىككە كەلگەن ھەدىس]

99/5 ـ عن عائشة رضي اللّه عنها أنها قالت: «كان رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذَا دَخَلَ الْعشْرُ أحيا اللَّيْلَ، وأيقظ أَهْلَهُ، وجدَّ وشَدَّ المِئْزَرَ» متفقٌ عليه.

والمراد: الْعشْرُ الأَواخِرُ من شهر رمضان: «وَالمِئْزَر»: الإِزارُ وهُو كِنايَةٌ عن اعْتِزَال النِّساءِ، وقِيلَ: المُرادُ تشْمِيرُهُ للعِبادَةِ. يُقالُ: شَدَدْتُ لِهذا الأمرِ مِئْزَرِي، أيْ: تشمرتُ وتَفَرَّغتُ لَهُ.

99/5 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كېچىسى كىرگەندە ئۇخلىمايتتى ۋە ئائىلىسىدىكىلەرنى ئويغىتاتتى. ئىبادەتتە شۇنداق تىرىشچان ئىدىكى. ئاياللىرىدىنمۇ ئايرىلىپ تۇراتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

100/6 ـ عن أبي هريرة رضي اللّه عنه قال: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «المُؤمِن الْقَوِيُّ خيرٌ وَأَحبُّ إِلى اللَّهِ مِنَ المُؤْمِنِ الضَّعِيفِ وفي كُلٍّ خيْرٌ. احْرِصْ عَلَى مَا ينْفَعُكَ، واسْتَعِنْ بِاللَّهِ ولاَ تَعْجَزْ. وإِنْ أَصابَكَ شيءٌ فلاَ تقلْ: لَوْ أَنِّي فَعلْتُ كانَ كَذَا وَكذَا، ولَكِنْ قُلْ: قدَّرَ اللَّهُ، ومَا شَاءَ فَعَلَ، فَإِنَّ لَوْ تَفْتَحُ عَمَلَ الشَّيْطَانِ». رواه مسلم.

100/6 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كۈچلۈك مۆمىن ياخشىدۇر. الله ئاجىز مۆمىنگە قارىغاندا كۈچلۈك مۆمىننى بەكرەك ياخشى كۆرىدۇ ۋە لېكىن ئۇلارنىڭ ھەربىرىدە ياخشىلىق باردۇر. سەن ئۆزەڭگە پايدىلىق نەرسىلەرگە قىزىققىن.

الله دىن ياردەم تىلىگىن، ئەمەلدە سۇسلۇق قىلمىغىن. ئەگەر ساڭا بىرەر كېلىشمەسلىك يېتىپ قالسا، ئۇنداق قىلسام بوپىتىكەن، مۇنداق قىلسام بوپىتىكەن، دېمىگىن، الله پۈتۈۋەتكەن نەرسە بولىدۇ. الله خالىغىننى قىلىدۇ، دېگىن (الله ساڭا پۈتكەننى تەن ئالغىن، ئاندىن الله غا بولغان تولۇق ئىشەنچىڭ بىلەن الله غا تەۋەككۇل قىلغىن). «ئەگەر، كاشكى» دېگەن سۆزلەر ھەققەتەن شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىگە يول ئېچىپ بېرىدۇ (كېلىشمەسلىك ۋە ھەسرەت كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ)». [مۇسلىمدىن]

101/7 ـ عنه أنَّ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم قال: «حُجِبتِ النَّارُ بِالشَّهَواتِ، وحُجِبتْ الْجَنَّةُ بَالمكَارِهِ» متفقٌ عليه. وفي رواية لمسلم: «حُفَّت» بَدلَ «حُجِبتْ» وهو بمعناهُ: أيْ: بينهُ وبيْنَهَا هَذا الحجابُ، فإذا فعلَهُ دخَلها.

101/7 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دوزاخ ھاۋايى ـ ھەۋەس بىلەن پەردىلەنگەن، جەننەت كىشىلەر ياقتۇرمايدىغان نەرسە بىلەن پەردىلەنگەن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

102/8 ـ عن أبي عبد اللّه حُذَيْفةَ بن اليمانِ، رضي اللّهُ عنهما، قال: صَلَّيْتُ مع النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ذَاتَ ليْلَةٍ، فَافتَتَحَ الْبقرة، فقُلْت يركَعُ عِندَ المائة، ثُمَّ مضى، فَقُلْت يُصلِّي بِهَا في رَكْعةٍ، فَمَضَىفَقُلْت يَرْكَع بهَا، ثمَّ افْتتَح النِّسَاءَ، فَقَرأَهَا، ثمَّ افْتتح آلَ عِمْرانَ فَقَرَأَهَا، يَقْرُأُ مُتَرَسِّلاً إذَا مرَّ بآيَةٍ فِيها تَسْبِيحٌ سَبَّحَ، وإِذَا مَرَّ بِسؤالٍ سَأل، وإذَا مَرَّ بِتَعَوذٍ تَعَوَّذَ، ثم ركع فَجعل يقُول: «سُبحانَ رَبِّيَ الْعظِيمِ» فَكَانَ رُكوعُه نحْوا مِنْ قِيامِهِ ثُمَّ قَالَ: «سمِع اللَّهُ لِمن حمِدَه، ربَّنا لك الْحمدُ» ثُم قَام قِياماً طوِيلاً قَرِيباً مِمَّا ركَع، ثُمَّ سَجَدَ فَقالَ: «سبحان رَبِّيَ الأعلَى» فَكَانَ سُجُوده قَرِيباً مِنْ قِيامِهِ. رواه مسلم.

102/8 ـ ئەبۇئابدۇللاھ ھۇزەيفە ئىبنى يەمانى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كېچىسى مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ناماز ئوقۇدۇم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۈرە بەقەرەنى باشلىدى. مەن 100 ئايەتنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن رۇكۇ قىلامدىكىن، دەپ ئويلىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام داۋاملاشتۇرۇپ ئوقۇۋەردى. مەن سۈرە بەقەرەنىڭ ھەممىسىنى بىر رەكئەتتىلا ئوقۇيدىغان بولدى، دەپ ئويلىدىم. لېكىن ئۇ ئوقۇشنى داۋاملاشتۇرۇپ سۈرە بەقەرە تۈگىگەندە رۇكۇ قىلماستىن، سۈرە نىسانى باشلىدى. ئۇنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن سۈرە ئال ئىمراننى باشلىدى. ئۇ ئايەتلەرنى ئالدىرىماي ئوقۇدى. تەسبىھ ئايەتلىرى ئۆتكەن چاغدا تەسبىھ ئوقۇدى، دۇئا ئايەتلىرى ئۆتسە، دۇئا قىلدى ۋە پاناھ تىلەيدىغان ئايەتلەر ئۆتسە، پاناھ تىلىدى. ئاندىن رۇكۇ قىلىپ: «سۇبھانە رەببىئەل ئەزىيم» دېدى. ئۇ رۇكۇدا قىيامدا تۇرغانغا ئوخشاش ئۇزۇن تۇردى. ئاندىن «سەمىئاللاھۇ لىمەن ھەمىدە، رەببەنا لەكەل ھەمد» دېدى. ئاندىن قىيامدا رۇكۇغا ئوخشاش ئۇزۇن تۇردى. ئاندىن سەجدە قىلىپ: «سۇبھانە رەببىئەل ئەئلا» دېدى. ئۇنىڭ سەجدىسىمۇ قىيامغا ئوخشاش ئۇزۇن بولدى. [مۇسلىمدىن]

103/9 ـ عن ابن مسعودٍ رَضِيَ اللَّهُ عنه قال: صلَّيْت مع النَبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لَيلَةً، فَأَطَالَ الْقِيامَ حتَّى هممْتُ أنْ أجْلِس وَأدعَهُ. متفقٌ عليه.

103/9 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كېچىسى مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ناماز ئوقۇدۇم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىيامدا شۇنداق ئۇزۇن تۇردىكى ھەتتا مەن يامان ئىشنى نىيەت قىلىپ قالدىم. ئۇنىڭدىن: سەن نېمىنى نىيەت قىلىپ قالدىڭ، دەپ سورالغاندا. ئۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۆرە تۇرغان ھالەتتە قويۇپ، ئۆزەم ئولتۇرۇۋېلىشنى نىيەت قىلىپ قالدىم، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

104/10 ـ عن أنس رضي اللّه عنه عن رسولِ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم قال: «يتْبعُ المَيْتَ ثلاثَةٌ: أَهلُهُ ومالُه وعمَلُه، فيرْجع اثنانِ ويبْقَى واحِدٌ: يرجعُ أَهلُهُ ومالُهُ، ويبقَى عملُهُ» متفقٌ عليه.

104/10 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ميىتقا ئۈچ نەرسە ئەگىشىدۇ: ئۇنىڭ ئەھلى، مېلى ۋە ئەمەلى ئەگىشىدۇ. ئۇنىڭ بىرسى قېلىپ ئىككىسى قايتىپ كېلىدۇ. ئۇنىڭ ئەھلى ۋە مېلى قايتىپ كېلىپ، ئۇنىڭ ئەمەلى قېلىپ قالىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

105/11 ـ عن ابن مسعودٍ رضيَ اللّهُ عنه قال: قال النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم: «الجنة أَقْربُ إِلى أَحدِكُم مِنْ شِراكِ نَعْلِهِ والنَّارُ مِثْلُ ذلِكَ» رواه البخاري.

105/11 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەت سىلەرگە ئۆزەڭلەرنىڭ ئايىغىنىڭ بوغقۇچىدىنمۇ يېقىنراقتۇر. ھەمدە دوزاخمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش يېقىندۇر». [بۇخارىدىن]

106/12 ـ عن أَبي فِراس رَبِيعَةَ بنِ كَعْبٍ الأَسْلَمِيِّ خادِمِ رسولِ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم، ومِنْ أَهْلِ الصُّفَّةِ رضي اللّهُ عنه قال: كُنْتُ أَبيتُ مع رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم، فآتِيهِ بِوَضوئِهِ، وحاجتِهِ فقال: «سلْني» فقُلْت: أَسْأَلُكَ مُرافَقَتَكَ في الجَنَّةِ. فقالَ: «أَوَ غَيْرَ ذلِكَ؟» قُلْت: هو ذَاك. قال: «فأَعِنِّي على نَفْسِكَ بِكَثْرةِ السجُودِ» رواه مسلم.

106/12 ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پېقىرلاردىن بولغان خىزمەتچىسى؛ رەبىئە ئىبنى كەئب ئەسلەمىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىدە قونۇپ قالاتتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاھارەت سۈيىنى ۋە باشقا كېرەكلىك نەرسىلىرىنى ئېلىپ كېلىپ بېرەتتىم. بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەندىن بىرەر تىلىكىڭ بولسا، سورىغىن» دېدى. مەن: مەن سەندىن جەننەتتىمۇ ساڭا ھەمراھ بولۇشنى سورايمەن، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «باشقا تىلىكىڭ يوقمۇ؟» دېدى. مەن پەقەت مۇشۇلا تىلىكىم بار، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداقتا ئۆزەڭ سەجدىنى كۆپ قىلىش بىلەن ماڭا ياردەم بەرگىن»، دېدى. [مۇسلىمدىن]

107/13 ـ عن أَبي عبد اللّه ويُقَالُ: أَبُو عبْدِ الرَّحمنِ ثَوْبانَ مولَى رسولِ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم قال: سمِعْتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم يقول: «عليكَ بِكَثْرةِ السُّجُودِ، فإِنَّك لَنْ تَسْجُدَ للّهِ سجْدةً إِلاَّ رفَعكَ اللّهُ بِهَا درجةً، وحطَّ عنْكَ بِهَا خَطِيئَةً» رواه مسلم.

**107/13** ـ ئـەبۇئابدۇللاھ رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلىـنىدۇ، مـەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: « سەجدىنى كۆپ قىلىشقا ئۆزەڭنى ئادەتلەندۇرگىن. شـەك ـ شۈبھىسىزكى، سـەن الله غـا قىلغـان ھـەر بىـر سـەجدەڭنىڭ سـەۋەبى بىلـەن الله مەرتىۋەڭنى بىر دەرىجەڭنى كۆتۈرىدۇ، ۋە سەندىن بىر خاتالىقنى ئۆچۈرىدۇ». [مۇسلىمدىن]

108/14 ـ عن أبي صَفْوانَ عبدِ اللَّه بن بُسْرٍ الأسلَمِيِّ، رضي اللَّه عنه، قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «خَيْرُ النَّاسِ مَن طالَ عمرُه وَحَسُنَ عملُه» رواه الترمذي، وقال حديثٌ حسنٌ.

**108/14** ـ ئەبۇسەفۋان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « كىشىلەرنىڭ ياخشىسى ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرگەن ۋە ئەمەللىرى ياخشى بولغان كىشىلەردۇر ». [تىرمىزىدىن]

109/15 ـ عن أنسٍ رضي اللَّه عنه، قال: غَاب عمِّي أَنَسُ بنُ النَّضْرِ رضي اللَّهُ عنه، عن قِتالِ بدرٍ، فقال: يا رسولَ اللَّه غِبْت عن أوَّلِ قِتالٍ قَاتلْتَ الْمُشرِكِينَ، لَئِنِ اللَّهُ أَشْهَدَنِي قتالَ المشركين لَيُرِيَنَّ اللَّهُ ما أصنعُ، فلما كانَ يومُ أُحدٍ انْكشَفَ الْمُسْلِمُون فقال: اللَّهُمَّ أَعْتَذِرُ إِلَيْكَ مِمَّا صنَع هَؤُلاءِ يَعْنِي أَصْحَابَه وأبرأُ إِلَيْكَ مِمَّا صنعَ هَؤُلاَءِ يعني الْمُشْرِكِينَ ثُمَّ تَقَدَّمَ فَاسْتَقْبَلَهُ سعْدُ بْنُ مُعاذٍ، فَقالَ: يا سعْدُ بْنَ معُاذٍ الْجنَّةُ وربِّ الكعْبَةِ، إِنِى أَجِدُ رِيحَهَا مِنْ دُونِ أُحُدٍ. قال سعْدٌ: فَمَا اسْتَطَعْتُ يا رسول اللَّه ماصنَعَ، قَالَ أنسٌ: فَوجدْنَا بِهِ بِضْعاً وثَمانِينَ ضَرْبَةً بِالسَّيفِ، أَوْ طَعْنَةً بِرُمْحٍ، أَو رمْيةً بِسهْمٍ، ووجدْناهُ قَد قُتِلَ وَمَثَّلَ بِهِ الْمُشرِكُونَ فَما عرفَهُ أَحدٌ إِلاَّ أُخْتُهُ بِبنَانِهِ. قال أنسٌ: كُنَّا نَرى أَوْ نَظُنُّ أَنَّ هَذِهِ الآيَة نزلَتْ فيهِ وَفِي أَشْباهِهِ: ﴿مِنَ الْمُؤْمِنِينَ رِجَالٌ صَدَقُوا مَا عَاهَدُوا اللَّهَ عَلَيْهِ﴾ متفقٌ عليه.

قوله: «لَيُرِيَنَّ اللَّهُ" رُوِى بضم الياءِ وكسر الراءِ، أي لَيُظْهِرنَّ اللَّهُ ذَلِكَ لِلنَّاسِ، ورُوِى بفتحهما، ومعناه ظاهر، واللَّه أعلم.

**109/15** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. تاغام ئەنەس ئىبنى نـەزىر رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇ بـەدرى ئۇرۇشـىغا قاتنىشـالمىدى. ئـۇ: ئـى الله نـىڭ پـەيغەمبىرى! مـەن سـەن مۇشـرىكلار بىلـەن قالغـان تۇنجى ئۇرۇشـقا قاتنىشـالمىدىم. ئەگـەر الله مېـنى مۇشـرىكلار بىلـەن ئـۇرۇش قىلىشقا مۇيەسسەر قىلسا، مېنىڭ قانداق قىلىشىمنى الله كۆرسىتىپ قويىدۇ، دېدى.

ئۇھۇد كۈنىدە مۇسۇلمانلار قېچىشقا باشلىدى. ئۇ: ئى الله! ھەمراھلىرىمنىڭ بۇنداق قىلغانلىرىدىن ساڭا ئۆزرە ئېيتىمەن. شۇنداقلا مۇشرىكلارنىڭ قىلغان ئىشلىرىدىن بىزارمەن دېدى. ئاندىن مۇشرىكلارغا قاراپ ئىلگىرىلىدى. ئۇنىڭغا سەئد ئىبنى مۇئاز ئۇچراپ قالدى. ئۇ: ئى سەئد ئىبنى مۇئاز! الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن جەننەتنىڭ پۇرىقىنى ئۇھۇد تەرەپتىن پۇراۋاتىمەن، دەپ جەڭ مەيدانىغا كىرىپ كەتتى. سەئد: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن ئەنەس ئىبنى نەزىرنىڭ قىلغىنىدەك قىلىشقا جۈرئەت قىلالمىدىم، دېدى. ئەنەس مۇنداق دېدى: بىز ئەنەس ئىبنى نەزىرنى ئۇنىڭغا قىلىچ ئۇرۇلغان، نەيزە سانجىلغان، ئوقيانىڭ ئوقى تەككەن بولۇپ جەمئى 80 نەچچە يېرى يارىلانغان ھالەتتە تاپتۇق. بىز ئۇنى ئۆلتۈرگەن، مۇشرىكلار ئۇنىڭ قۇلاق ـ بۇرۇنلىرىنى كېسىۋالغان ھالەتتە تاپتۇق. ئۇنى ھېچكىم تونىيالمىدى، پەقەت بىر سىڭلىسى بارماقلىرىدىن ئۇنى تونىدى: بىز ﴿مۆمىنلەرنىڭ ئىچىدىن الله غا

بەرگەن ئەھدىنى ئىشقا ئاشۇرغان نۇرغۇن كىشىلەر بار﴾[1] دېگەن ئايەتنى ئەنەس ئىبنى نەزر توغرىسىدا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش كىشىلەر توغرىسىدا چۈشكەن دەپ ئويلايمىز. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

110/16 ـ عن أبي مسعود عُقْبَةَ بن عمروٍ الأنصاريِّ البدريِّ رضي اللَّهُ عنه قال: لَمَّا نَزَلَتْ آيةُ الصَّدقَةِ كُنَّا نُحَامِلُ عَلَى ظُهُورِنا. فَجَاءَ رَجُلٌ فَتَصَدَّقَ بِشَيْءٍ كَثِيرٍ فَقَالُوا: مُراءٍ، وجاءَ رَجُلٌ آخَرُ فَتَصَدَّقَ بِصَاعٍ فقالُوا: إنَّ اللَّه لَغَنِيٌّ عَنْ صاعِ هَذَا، فَنَزَلَتْ ﴿الَّذِينَ يَلْمِزُونَ الْمُطَّوِّعِينَ مِنَ الْمُؤْمِنِينَ فِي الصَّدَقَاتِ وَالَّذِينَ لا يَجِدُونَ إِلَّا جُهْدَهُمْ﴾ متفقٌ عليه.

"ونُحَامِلُ" بضم النون، وبالحاءِ المهملة: أيْ يَحْمِلُ أَحَدُنَا على ظَهْرِهِ بالأَجْرَةِ، وَيَتَصَدَّقُ بها.

110/16 ـ ئىبنى ئەمر ئەنسارى بەدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، سەدىقە ھەققىدىكى ئايەت چۈشكەندە بىز ھامماللىق قىلىپ جېنىمىزنى باقاتتۇق. بىر كۈنى بىر كىشى كېلىپ نۇرغۇن نەرسە سەدىقە قىلدى، كىشىلەر ئۇنى رىياخور دېيىشتى. يەنە بىر كىشى كېلىپ، بىر سا نەرسە سەدىقە قىلدى. كىشىلەر: الله ئۇنىڭ بىر سا نەرسىسىدىن بىھاجەتتۇر، دېيىشتى. شۇ ۋاقىتتا، ﴿(مۇناپىقلار) مۆمىنلەرنىڭ ئىچىدىكى مەردلىك بىلەن (كۆپ) سەدىقە قىلغۇچىلارنى تاقىتىنىڭ يېتىشىچە (يەنى كەمبەغەل بولغانلىقىدىن ئاز) سەدىقە قىلغۇچىلارنى ئەيىبلەيدۇ. ئۇلارنى مەسخىرە قىلىدۇ﴾[2] دېگەن ئايەت نازىل بولدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

111/17 ـ عن سعيدِ بنِ عبدِ العزيزِ، عن رَبيعةَ بنِ يزيدَ، عن أبي إدريس الخَوْلَانيِّ، عن أبي ذَرٍّ جُنْدُبِ بنِ جُنَادَةَ، رضي اللَّهُ عنه، عن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فيما يَرْوِي عَنِ اللَّهِ تبارك وتعالى أنه قال: «يا عِبَادِي إِنِّي حَرَّمْتُ الظُّلْمَ عَلَى نَفْسِي وَجَعَلْتُهُ بَيْنَكُمْ مُحَرَّماً فَلاَ تَظالَمُوا، يَا عِبَادِي كُلُّكُم ضَالٌّ إِلاَّ مَنْ هَدَيْتُهُ، فَاسْتَهْدُونِي أَهْدِكُمْ، يَا عِبَادِي كُلُّكُمْ جائعٌ إِلاَّ منْ أطعمتُه، فاسْتطْعِمُونِي أطعمْكم، يا عبادي كلكم عَارٍ إِلاَّ مِنْ كَسَوْتُهُ فَاسْتَكْسُونِي أَكْسُكُمْ، يَا عِبَادِي إِنَّكُمْ تُخْطِئُونَ بِاللَّيْلِ وَالنَّهَارِ وَأَنَا أَغْفِرُ الذُّنُوبَ جَمِيعاً، فَاسْتَغْفِرُونِي أَغْفِرْ لَكُمْ، يَا عِبَادِي إِنَّكُمْ لَنْ تَبْلُغُوا ضُرِّي فَتَضُرُّونِي، وَلَنْ تَبْلُغُوا نَفْعِي فَتَنْفَعُونِي، يَا عِبَادِي لَوْ أَنَّ أَوَّلَكُمْ وآخِرَكُمْ، وَإِنْسَكُمْ وَجِنَّكُمْ كَانُوا عَلَى أتقَى قلبِ رجلٍ واحدٍ منكم ما زادَ ذلكَ فِي مُلكي شيئاً، يا عِبَادِي لو أَنَّ أوَّلكم وآخرَكُم وإنسَكُم وجنكُمْ كانوا عَلَى أَفْجَرِ قَلْبِ رَجُلٍ وَاحِدٍ مِنْكُمْ مَا نَقَصَ ذَلِكَ مِنْ مُلْكِي شَيْئاً، يَا عِبَادِي لَوْ أَنَّ أَوَّلَكُمْ وَآخِرَكُمْ وَإِنْسَكُمْ وَجِنَّكُمْ، قَامُوا فِي صَعِيدٍ وَاحِدٍ، فَسأَلُونِي فَأَعْطَيْتُ كُلَّ إنْسانٍ مَسْأَلَتَهُ، مَا نَقَصَ ذَلِكَ مِمَّا عِنْدِي إِلاَّ كَمَا يَنْقُصُ المِخْيَطُ إِذَا أُدْخِلَ البَحْرَ، يَا عِبَادِي إِنَّما هِيَ أَعْمَالُكُمْ أُحْصِيهَا لَكُمْ، ثُمَّ أُوَفِّيكُمْ إِيَّاهَا، فَمَنْ وَجَدَ خَيْراً فَلْيَحْمِدِ اللَّه، وَمَنْ وَجَدَ غَيْرَ ذَلِكَ فَلاَ يَلُومَنَّ إِلاَّ نَفْسَهُ». قَالَ سعيدٌ: كان أبو إدريس إذا حدَّثَ بهذا الحديث جَثَا عَلَى رُكبتيه. رواه مسلم. وروينا عن الإمام أحمد بن حنبل رحمه اللَّه قال: ليس لأهل الشام حديث أشرف من هذا الحديث.

[1] سۈرە ئەھزاب 23 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە تەۋبە 79 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

**111/17** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەدىس قۇددىسىدا «الله مۇنداق دېگەن، دېدى: ئى بەندىلىرىم! مەن ئۆزەمگە زۇلۇمنى ھارام قىلدىم. سىلەرگىمۇ ئۆز ئارا زۇلۇم قىلىشىڭلارنى ھارام قىلدىم. زۇلۇم قىلىشماڭلار. ئى بەندىلىرىم! مەن ھىدايەت قىلغان كىشىدىن باشقا ھەممىڭلار ئازغۇچىدۇر. مەندىن ھىدايەت تەلەپ قىلىڭلار، سىلەرنى ھىدايەت قىلىمەن. ئى بەندىلىرىم! مەن تائام بەرگەن كىشىدىن باشقا ھەممىڭلار ئاچ قالغۇچىدۇر، مەندىن تائام تەلەپ قىلىڭلار، سىلەرگە تائام بېرىمەن. ئى بەندىلىرىم! مەن كىيىم بەرگەن كىشىدىن باشقا ھەممىڭلار يالىڭاچ قالغۇچىدۇر، مەندىن كىيىم تەلەپ قىلىڭلار سىلەرگە كىيىم بېرىمەن. ئى بەندىلىرىم! سىلەر كېچە ـ كۈندۈز خاتالىشىسىلەر، مەن پۈتۈن گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىمەن. مەغپىرەت تەلەپ قىلىڭلار، سىلەرنى مەغپىرەت قىلىمەن. ئى بەندىلىرىم! سىلەر ماڭا زىيان يەتكۈزەلەيدىغان بولالمايسىلەر، ماڭا ھەرگىز زىيان يەتكۈزەلمەيسىلەر، پايدا يەتكۈزەلەيدىغان بولالمايسىلەر، ماڭا ھەرگىز پايدا يەتكۈزەلمەيسىلەر. ئى بەندىلىرىم! ئەگەر ۋە كېيىن ئۆتكەن پۈتۈن ئىنسانلار ۋە جىنلار يىغىلىپ بىر تەقۋادار كىشىنىڭ قەلبىگە ئوخشاش بولۇپ كەتسەڭلارمۇ، مېنىڭ ئىلكىمدىكى كىچىككىنە نەرسىنىمۇ زىيادە قىلالمايسىلەر، ئى بەندىلىرىم! ئەگەر ئىلگىرىكى ۋە كېيىن ئۆتكەن پۈتۈن ئىنسانلار ۋە جىنلار يىغىلىپ بىر بۇزۇق ئادەمنىڭ قەلبىگە ئوخشاش بولۇپ كەتسەڭلارمۇ، مېنىڭ ئىلكىمدىكى ھېچ نەرسىنى كېمەيتەلمەيسىلەر. ئى بەندىلىرىم! ئەگەر سىلەر ئىلگىرى ۋە كېيىن ئۆتكەن پۈتۈن ئىنسانلار ۋە جىنلار ھەممىسى بىر تۈزلەڭلىككە يىغىلىپ، مەندىن تىلىكىنى سورىسا، مەن ھەر بىر ئىنسانغا مەندىن سورىغىنىنى بەرسەم، دېڭىزغا سېلىپ چىقىرىلغان يىڭنىگە يۇققان سۇ دېڭىز سۈيىدىن ھېچ نەرسىنى كېمەيتەلمىگەندەك مەندىن ھېچ نەرسىنى كېمەيتەلمەيدۇ. ئى بەندىلىرىم ! مەن ھەقىقەتەن ئەمەللىرىڭلارنى سىلەر ئۈچۈن ساقلاپ قويىمەن. ئاندىن ئۇنى سىلەرگە تولۇق قايتۇرۇپ بېرىمەن. كىمكى ياخشىلىققا ئېرىشسە، الله غا شۈكرى قىلسۇن، كىمكى ئۇنىڭدىن باشقىغا ئېرىشىپ قالسا، پەقەت ئۆزىدىن كۆرسۇن». [مۇسلىمدىن]

## 12 ـ باب

## ئاخىرقى ئۆمرىدە ياخشىلىقلارنى كۆپ قىلىشقا قىززىقتۇرۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿أَوَلَمْ نُعَمِّرْكُمْ مَا يَتَذَكَّرُ فِيهِ مَنْ تَذَكَّرَ وَجَاءَكُمُ النَّذِيرُ﴾ ﴿سىلەرگە ئۆمرۈڭلارنى ئۇزۇن قىلىپ، ۋەز ـ نەسىھەت ئالىدىغان ئادەم ۋەز ـ نەسىھەت ئالالىغۇدەك ۋاقىت بەرمىدىممۇ؟ سىلەرگە ئاگاھلاندۇرغۇچى (يەنى پەيغەمبەر) كەلدىغۇ﴾[1] قال ابن عباس والمحققون: معناه: أولم نعمركم ستين سنة؟ ويؤيده الحديث الذي سنذكره إن شاء الله تعالى، وقيل: معناه ثماني عشرة سنة. وقيل: أربعين سنة. قاله الحسن والكلبي ومسروق، ونقل عن ابن عباس أيضاً. ونقلوا: أن أهل المدينة كانوا إذا بلغ أحدهم أربعين سنة تفرغ للعبادة. وقيل: هو البلوغ.

[1] سۈرە فاتىر 37 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

وقوله تعالى: ﴿وَجَاءَكُمُ النَّذِيرُ﴾ ﴿سىلەرگە ئاگاھلاندۇرغۇچى (يەنى پەيغەمبەر) كەلدىغۇ﴾[1] قال ابن عباس والجمهور: هو ال نبي صلى الله عليه وسلم. وقيل: الشيب. قاله عكرمة، وابن عيينة،و غيرهما. والله أعلم.

ئىبنى ئابباس ۋە باشقا تەپسىرچىلەر مۇنداق دېدى: بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى سىلەرگە 60 يىل ئۆمۈر بەرمىدىممۇ؟ دېگەنلىكتۇر.

112/1 ـ عن أبي هريرة رضي اللّه عنه، عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «أَعْذَرَ اللَّهُ إلى امْرِىءٍ أَخَّرَ أجلَه حتى بلَغَ سِتِّينَ سنةً» رواه البخاري.

قال العلماءُ معناه: لَمْ يتْركْ لَه عُذْراً إذ أَمْهَلَهُ هذِهِ المُدَّةَ. يُقال: أَعْذَرَ الرَّجُلُ إذا بلغَ الغاية في الْعُذْرِ.

**112/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اللّٰه، 60 يىل ئۆمۈر بېرىپ تەۋبە قىلىش پۇرسىتى بەرسىمۇ، ئۆزىنى بىلمىگەن كىشىنىڭ ئۆزرىسىنى قوبۇل قىلمايدۇ». [بۇخارىدىن]

113/2 ـ عن ابن عباس، رضي اللّه عنهما، قال: كان عمر رضي اللّه عنه يُدْخِلُني مَع أشْياخ بْدرٍ، فَكأَنَّ بعْضَهُمْ وجدَ في نفسه فقال: لِمَ يَدْخُلُ هَذا معنا ولنَا أَبْنَاء مِثْلُه،؟ فقال عمرُ: إنَّهُ من حيْثُ عِلِمْتُمْ، فدَعَاني ذاتَ يَوْمٍ فَأَدْخلَني معهُمْ، فما رأَيْتُ أنَّه دعاني يومئِذٍ إلاَّ لِيُرِيهُمْ قال: ما تقولون في قول اللّه تعالى: ﴿إِذَا جَاءَ نَصْرُ اللَّهِ وَالْفَتْحُ﴾ فقال بَعضُهُمْ: أُمِرْنَا نَحْمَدُ اللَّهَ ونَسْتَغْفِره إذَا نَصرنَا وفَتَحَ علَيْنَا. وسكَتَ بعضهُمْ فلم يقُلْ شيئاً فقال لي: أَكَذلك تقول يا ابنَ عباس؟ فقلت: لا. قال فما تقول؟ قلت: هُو أجلُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، أَعْلمَه له قال﴿إِذَا جَاءَ نَصْرُ اللَّهِ وَالْفَتْحُ﴾: وذلك علامة أجلِك ﴿فَسَبِّحْ بِحَمْدِ رَبِّكَ وَاسْتَغْفِرْهُ إِنَّهُ كَانَ تَوَّاباً﴾ فقال عمر رضي اللّه عنه: ما أعْلَم منها إلاَّ ما تَقُول. رواه البخاري.

**113/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مېنى بەدرى غازىتىغا قاتناشقان مۆتىۋەرلەرنىڭ يىغىنلىرىغا ئەكىرەتتى. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى ئۆز ئىچىدە: بۇنى نېمىشقا بىزنىڭ يېنىمىزغا ئېلىپ كىرىدۇ؟ ئۇ بىزنىڭ باللىرىمىز بىلەن تەڭغۇ؟ دېيىشكەندەك قىلاتتى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ھەقىقەتەن ئۇنىڭ قانداق ئىكەنلىكىنى بىلىپ قالىسىلەر، دېدى. بىر كۈنى مېنى يەنە چاقىرىپ ئۇلارنىڭ قېشىغا ئېلىپ كىردى. مەن شۇ ۋاقىتتا ئۆزەمنىڭ قانداقلىقىنى ئۇلارغا كۆرسىتىش ئۈچۈن چاقىرىلدىممىكىن دەپ ئويلىدىم. ئۆمەر كىشىلەرگە: سىلەر اللّٰه تائالانىڭ: ﴿اللّٰه نىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەن چاغدا﴾[2] دېگەن ئايىتىنى قانداق مەنىدا چۈشىنىسىلەر؟ دەپ سورىدى. بەزىلىرى: اللّٰه نىڭ غەلىبىسى كەلگەن چاغدا، اللّٰه غا ھەمدۇ ئېيتىشقا ۋە مەغپىرەت تىلەشكە بۇيرۇلدۇق، دەپ چۈشىنىمىز، دېيىشتى. بەزىلىرى بولسا ئۈندىمەي جىم ئولتۇردى. ئۇ ماڭا: ئى ئىبنى ئابباس! سەنمۇ شۇلار چۈشەنگەندەك چۈشىنەمسەن؟ دېدى. مەن: ياق، دېدىم. ئۇ: ئۇنداقتا سېنىڭ بۇ ھەقتە نېمە دەيسەن؟ دېدى. مەن: ئۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەجىلىنىڭ

---

[1] سۈرە فاتىر 37 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە نەسر 1 ـ ئايەت.

مۇددىتى بولۇپ، الله تائالا ئۇنىڭغا: ﴿الله نىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەن چاغدا﴾[1] دېدى. بۇ سېنىڭ ئەجىلىڭنىڭ توشقان ئالامىتىدۇر بولۇپ ﴿شۇ چاغدا رەببىڭگە تەسبىھ ئېيتقىن، ھەمدى ئېيتقىن ۋە ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلىگىن، الله ھەقىقەتەن تەۋبىنى قوبۇل قىلغۇچىدۇر﴾[2] دەپ بىلىشىدۇر، دېدىم. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: مەنمۇ بۇ ئايەتتىن پەقەت سەن دېگەن مەنىنى چۈشىنىمەن، دېدى. [بۇخارىدىن]

114/3 ـ عن عائشةَ رضي اللَّه عنها قالت: ما صَلَّى رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم صلاةً بعْد أنْ نزلَتْ علَيْهِ ﴿إِذَا جَاءَ نَصْرُ اللَّهِ وَالْفَتْحُ﴾ إلاَّ يقول فيها: «سُبْحانك ربَّنَا وبِحمْدِكَ، اللَّهُمَّ اغْفِرْ لى» متفقٌ عليه.

وفي رواية الصحيحين عنها: كان رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُكْثِرُ أنْ يَقُول فِي ركُوعِهِ وسُجُودِهِ: «سُبْحانَكَ اللَّهُمَّ ربَّنَا وَبِحمْدِكَ، اللَّهمَّ اغْفِرْ لي» يتأَوَّل الْقُرْآن.

معنى: «يتأوَّل الْقُرُآنَ" أيْ: يعْمل مَا أُمِرَ بِهِ في الْقرآنِ في قولِهِ تعالى: ﴿فَسَبِّحْ بِحَمْدِ رَبِّكَ وَاسْتَغْفِرْهُ﴾.

وفي رواية لمسلم: كان رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُكْثِرُ أنْ يَقولَ قبْلَ أنْ يَمُوتَ: «سُبْحانَكَ اللَّهُمَّ وبِحمْدِكَ، أَسْتَغْفِركَ وأَتُوبُ إِلَيْكَ». قالت عائشةُ: قلت: يا رسولَ اللَّه ما هذِهِ الكلِمَاتُ الَّتِي أرَاكَ أحْدثْتَها تَقولها؟ قال: «جُعِلَتْ لِي علامةٌ في أُمَّتي إذا رَأَيتُها قُلتُها ﴿إِذَا جَاءَ نَصْرُ اللَّهِ وَالْفَتْحُ﴾.

وفي رواية له: كان رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُكْثِرُ مِنْ قَوْلِ: «سُبْحانَ اللَّهِ وبِحَمْدِهِ. أَسْتَغْفِرُ اللَّه وَأَتُوبُ إِلَيْه». قالت: قلت: يا رسولَ اللَّه، أَرَاكَ تُكْثِرُ مِنْ قَوْلِ: سُبْحَانَ اللَّهِ وبِحمْدِهِ، أَسْتغْفِر اللَّه وأتُوبُ إليْهِ؟ فقال: «أَخْبرني ربِّي أَنِّي سَأَرَى علامَةً فِي أُمَّتي فَإِذَا رأَيْتُها أَكْثَرْتُ مِن قَوْلِ: سُبْحانَ اللَّهِ وبِحَمْدِهِ، أَسْتَغْفِرُ اللَّه وَأَتُوبُ إِلَيْهِ: فَقَدْ رَأَيْتُها: ﴿إِذَا جَاءَ نَصْرُ اللَّهِ وَالْفَتْحُ﴾ فَتْحُ مَكَّةَ، ﴿وَرَأَيْتَ النَّاسَ يَدْخُلُونَ فِي دِينِ اللَّهِ أَفْوَاجاً ،فَسَبِّحْ بِحَمْدِ رَبِّكَ وَاسْتَغْفِرْهُ إِنَّهُ كَانَ تَوَّاباً﴾.

114/3 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ﴿الله نىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەن چاغدا﴾ دېگەن ئايەت چۈشكەندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناماز ئوقۇسا: «ئى سېنى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن ۋە ساڭا ھەمدى ئېيتىمەن. ئى الله مېنى مەغپىرەت قىلغىن» دەيتتى. [بىرلىككە كەلگەنھەدىس]

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قۇرئاندىكى ﴿رەببىڭگە تەسبىھ ئېيتقىن، ھەمدى ئېيتقىن ۋە ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلىگىن﴾ دېگەن ئايەتكە ئاساسەن، سەجدە ۋە رۇكۇلىرىدا: «ئى الله! سېنى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن ۋە ساڭا ھەمدى ئېيتىمەن. ئى الله! مېنى مەغپىرەت قىلغىن» دېگەن سۆزنى كۆپ دەيتتى، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇشتىن ئىلگىرى «ئى الله! سېنى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن ۋە ساڭا ھەمدى ئېيتىمەن، سەندىن مەغپىرەت تىلەيمەن ۋە ساڭا تەۋبە قىلىمەن» دېگەن سۆزلەرنى كۆپ دەيتتى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن سېنىڭ يېڭى سۆزلەرنى دەۋاتقانلىقىڭنى ئاڭلاۋاتىمەن، بۇ سۆزلەرنى قانداق مەنىدە

[1] سۈرە نەسر 1 ـ ئايەت.
[2] سۈرە نەسر 2 ــــ 3 ـ ئايەتلەر.

دەۋاتىسەن؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ماڭا ئۇممىتىمدە بىر ئالامەت قىلىندى، مەن شۇنى كۆرگەن چاغدا ئۇ سۆزنى دەيمەن. ئۇ ئالامەت: ﴿الله نىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەن ۋە اللەنىڭ دىنىغا كىشىلەرنىڭ توپ ـ توپ بولۇپ كىرگەنلىكىنى كۆرگىنىڭدەرەببىڭغا تەسبىھ ئېيتقىن، ھەمدى ئېيتقىن، ۋە ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلىگىن. اللە ھەققەتەن تەۋبىنى بەك قوبۇل قىلغۇچىدۇر﴾ دېگەن ئايەتلەردىن ئىبارەتتۇر، ئىدى».

يەنە بىر رىۋايەتتە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله نى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن ۋە ئۇنىڭغا ھەمدى ئېيتىمەن. الله دىن مەغپىرەت تىلەيمەن ۋە الله غا تەۋبە قىلىمەن» ـ دېگەن سۆزلەرنى كۆپ دەيدىغان بولۇپ قالدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بۇ سۆزلەرنى كۆپ دەيدىغان بولۇپ قالغانلىقىڭنى كۆرۈۋاتىمەن، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «رەببىم ماڭا پات ئارىدا ئۇممىتىمدە بىر ئالامەت كۆرىدىغانلىقىمدىن خەۋەر بەردى. ئۇنى كۆرگەن چاغدا مەن بۇ سۆزنى تولا قىلىمەن. شەكسىز مەن بۇ ئالامەتنى كۆردۇم. ئۇ بولسىمۇ مەككىنىڭ فەتھى قىلىنىشى توغرىسىدا چۈشكەن، ﴿اللەنىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەن چاغدا الله نىڭ دىنىغا كىشىلەرنىڭ توپ ـ توپ بولۇپ كىرگەنلىكىنى كۆرگىنىڭدە رەببىڭغا تەسبىھ ئېيتقىن ۋە ھەمدە ئېيتقىن ۋە ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلىگىن. الله ھەققەتەن تەۋبىنى بەكمۇ قوبۇل قىلغۇچىدۇر﴾ دېگەن ئايەتلەردۇر» دېدى.

115/4 ـ عن أنسٍ رضي اللّهُ عنه قال: إنَّ اللّه عزَّ وجلَّ تَابعَ الوحْيَ على رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَبْلَ وَفَاتِهِ، حتَّى تُوُفِّي أَكْثَرَ مَا كَانَ الْوَحْيُ. متفقٌ عليه.

115/4 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، غالىب ۋە بۈيۈك الله ھەققەتەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن ئىلگىرى ۋەھىنى ئارقا ـ ئارقىدىن چۈشۈردى. ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپات بولغان ۋاقتى ۋەھىنىڭ ئەڭ كۆپ چۈشۈرۈلگەن ۋاقتى بولدى. [بىرلىككەكەلگەن ھەدىس]

116/5 ـ عن جابر رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يُبْعثُ كُلُّ عبْدٍ على ما مَاتَ علَيْهِ» رواه مسلم.

116/5 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر قانداق بەندە قانداق ھالەتتە ئۆلگەن بولسا شۇ ھالەتتە تىرىلدۈرۈلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

## 13 ـ باب

## ياخشىلىق يوللىرىنىڭ كۆپلۈكى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَا تَفْعَلُوا مِنْ خَيْرٍ فَإِنَّ اللَّهَ بِهِ عَلِيمٌ﴾ ﴿ياخشىلىقتىن نېمىنى قىلماڭلار، الله ئۇنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾[1] ﴿وَمَا تَفْعَلُوا مِنْ خَيْرٍ يَعْلَمْهُ اللَّهُ﴾ ﴿سىلەر قانداقلىكى ياخشى ئەمەلنى قىلساڭلار، الله ئۇنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾[2] ﴿فَمَنْ يَعْمَلْ مِثْقَالَ ذَرَّةٍ خَيْراً يَرَهُ﴾ ﴿كىمكى زەررىچىلىك

[1] سۈرە بەقەرە 215 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە بەقەرە 197 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ياخشى ئىش قىلىدىكەن، ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى كۆرىدۇ﴾[1] ﴿مَنْ عَمِلَ صَالِحاً فَلِنَفْسِهِ﴾ ﴿كىمكى (دۇنيا) ياخشى ئىش قىلسا، ئۆز ئۆزىنىڭ پايدىسى ئۈچۈن قىلىدۇ﴾[2] والآيات في الباب كثيرة.

117/1 ـ عن أبي ذرٍّ جُنْدَبِ بنِ جُنَادَةَ رضي اللّه عنه قال: قلت يا رسولَ اللّه، أيُّ الأعْمالِ أفْضَلُ؟ قال: «الإيمَانُ باللَّهِ، وَالجِهَادُ فِي سَبِيلِهِ». قُلْتُ: أيُّ الرِّقَابِ أفْضَلُ؟ قال: «أنْفَسُهَا عِنْدَ أهْلِهَا، وأكثَرُهَا ثَمَناً». قُلْتُ: فَإنْ لَمْ أفْعلْ؟ قال: «تُعِينُ صَانِعاً أوْ تَصْنَعُ لأخْرَقَ» قُلْتُ: يا رسول اللّه أرَأيتَ إنْ ضَعُفْتُ عَنْ بَعْضِ الْعملِ؟ قال: «تَكُفُّ شَرَّكَ عَنِ النَّاسِ فَإنَّها صدقةٌ مِنْكَ على نَفسِكَ». متفقٌ عليه.

«الصانِعُ» بالصَّاد المهملة هذا هو المشهور، ورُوِي «ضَائعاً» بالمعجمة: أيْ ذَا ضياع مِنْ فقْرٍ أوْ عِيالٍ، ونْحو ذلكَ «والأخْرَقُ»: الَّذي لا يُتقِنُ ما يُحاوِلُ فِعْلَهُ.

117/1 ـ ئەبۇزەر جۇندەب ئىبنى جۇنادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! قايسى ئەمەل ئەۋزەلرەك؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله غا ئىمان ئېيتىش ۋە الله يولىدا جىھاد قىلىش» دېدى. مەن: قايسى قۇلنى ئازاد قىلىش ئەۋزەلرەك؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «خوجايىنىنىڭ نەزىرىدە ئەڭ ئېسىلى، قىممىتى ئەڭ يۇقىرى بولغىنىنى» دېدى. مەن: ئەگەر ئۇنداق قىلالمىسىچۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىرەر قىيىنچىلىقى بار ئادەمگە ياردەم بەرگىن ياكى ئۆز ئىشىنى قاملاشتۇرالمىغان بىرەر ئادەمنىڭ ئىشلىرىنى قىلىشىپ بەرگىن» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەگەر شۇ ئەمەللەرنىڭ بەزىسىنى قىلىشقا ئاجىز كەلسەمچۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىشىلەرگە يامانلىق قىلىشتىن ئۆزەڭنى تات. بۇ، ئۆزەڭ ئۈچۈن بولغان بىر سەدىقىدۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

118/2 ـ عن أبي ذرٍّ رضي اللّه عنه أيضاً أنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «يُصْبِحُ على كلِّ سُلاَمَى مِنْ أحَدِكُمْ صدقَةٌ، فَكُلُّ تَسبِيْحةٍ صَدقةٌ، وكُلُّ تَحْمِيدَةٍ صدقَةٌ، وكُلُّ تهْلِيلَةٍ صَدَقَةٌ، وكلُّ تَكْبِيرةٍ صَدَقَةٌ، وأمْرٌ بالمعْرُوفِ صدقَةٌ، ونَهْيٌ عَنِ المُنْكَرِ صدقَةٌ. ويُجْزِئُ مِنْ ذَلكَ رَكعَتَانِ يرْكَعُهُما مِنَ الضُّحى» رواه مسلم. «السُّلاَمَى» بضم السين المهملة وتخفيف اللام وفتح الميم: المَفْصِلُ.

118/2 ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر سەھەردە ھەر بىر ئۆگىلىرىڭلارغا قارىتا ئادا قىلىشقا تېگىشلىك سەدىقە باردۇر. ھەر بىر تەسبىھ (سۇبھانەللا) سەدىقە، ھەر بىر ھەمدى (ئەلھەمدۇلىللا) سەدىقە، ھەر بىر تەھلىل (لائىلە ئىللەللا) سەدىقە ۋە ھەر بىر تەكبىر (ئاللاھۇ ئەكبەر) سەدىقە ۋە ياخشىلىققا بۇيرۇش سەدىقە، يامانلىقتىن توسۇشمۇ سەدىقىدۇر. چاشكا ۋاقتىدا ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇش بولسا يۇقىرىقىلارنىڭ ھەممىسىگە كۇپايە قىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

[1] سۈرە زەلزەلە 7 ـ ئايەت.
[2] سۈرە جاسىيە 15 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

119/3 ـ عنْهُ قال: قال النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «عُرِضَتْ عَلَيَّ أعْمالُ أُمَّتي حسَنُهَا وسيِّئُهَا فوجَدْتُ في مَحاسِنِ أعْمالِهَا الأذَى يُماطُ عن الطَّرِيقِ، وَوجَدْتُ في مَساوىءِ أعْمالِها النُّخَاعَةُ تَكُونُ فِي المَسْجِدِ لاَ تُدْفَنُ» رواه مسلم.

3\119 ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ماڭا ئۈممىتىمنىڭ ياخشى ۋە يامان ئەمەللىرىنىڭ ھەممىسى توغرىلاندى. مەن يولدىن ئۆتكۈچىلەرگە ئەزىيەت بولىدىغان بىرەر نەرسىنى ئېلىۋېتىشنى ئۇلارنىڭ ياخشى ئەمەللىرىنىڭ قاتارىدا ئىكەنلىكىنى كۆرۈدۈم. مەسچىتتە كۆمۈۋېتىلمەي قالغان تۈكۈرۈكنى ئۇلارنىڭ يامان ئەمەللىرىنىڭ قاتارىدا ئىكەنلىكىنى كۆردۈم». (ئەينى چاغدىكى بىساتسىز مەسچىتلەرنى دېمەكچى) ئۇلارنىڭ يامان ئەمەللىرىنىڭ قاتارىدا يېزىلغانلىقىنى كۆردۈم».
[مۇسلىمدىن]

120/4 ـ عنه: أنَّ ناساً قالوا: يا رسُولَ اللَّهِ، ذَهَب أهْلُ الدُّثُور بالأجُورِ، يُصَلُّونَ كَمَا نُصَلِّى، وَيَصُومُونَ كَمَا نَصُومُ، وَيَتَصَدَّقُونَ بَفُضُولِ أمْوَالِهِمْ قال: «أوَ لَيْس قَدْ جَعَلَ لَكُمْ مَا تَصَدَّقُونَ بِهِ: إنَّ بِكُلِّ تَسْبِيحَةٍ صَدَقَةً، وكُلِّ تَكبِيرةٍ صدقة، وكلِّ تَحْمِيدةٍ صدقةً، وكلِّ تِهْلِيلَةٍ صَدَقَةً، وأمرٌ بالمعْرُوفِ صدقةٌ، ونَهْىٌ عنِ المُنْكر صدقةٌ وفي بُضْعِ أحدِكُمْ صدقةٌ» قالوا: يا رسولَ اللَّهِ أيأتي أحدُنَا شَهْوَتَه، ويكُونُ لَه فيها أجْر؟، قال: «أرأيْتُمْ لو وضَعهَا في حرامٍ أكَانَ عليهِ وِزْرٌ؟ فكذلكَ إذا وضَعهَا في الحلاَلِ كانَ لَهُ أجْرٌ» رواه مسلم.

”الدُّثُورُ“: بالثاءِ المثلثة: الأموالُ، واحِدُها: دَثْرٌ.

120/4 ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بايلار ساۋاب، ئەجىرلەرنى ئېلىپ كەتتى. بىز ئوقۇغان نامازنى ئۇلارمۇ ئوقۇيدۇ، بىز تۇتقان روزىنى ئۇلارمۇ تۇتىدۇ، يەنە كېلىپ ئۆزلىرىنىڭ شۇنچە ماللىرىنى سەدىقە بېرىدۇ. (ئەمما بىز بېرەلمەيمىز)، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله سىلەرگىمۇ سەدىقە قىلىدىغان نەرسىنى قىلىپ بەردىغۇ؟ ھەر بىر تەسبىھ سەدىقە، ھەر بىر تەكبىر سەدىقە، ھەر بىر ھەمدى سەدىقە، ھەر بىر تەھلىل سەدىقە ۋە ياخشىلىققا بۇيرۇش سەدىقە، يامانلىقتىن توسۇش سەدىقە، سىلەرنىڭ بىرىڭلارنىڭ ئايالى بىلەن بىرگە بولۇشىمۇ سەدىقە» دېدى. كىشىلەر: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىزنىڭ بىرەرىمىز ئۆزىنىڭ شەھۋىتىنى قاندۇرسىمۇ ئەجىر بېرىلەمدۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئېيتىپ بېقىڭلارچۇ؟ ئەگەر ئۇ شەھۋىتىنى ھارام يول بىلەن قاندۇرسا ئۇنىڭغا گۇناھ بولىدىغۇ؟ شۇنىڭغا ئوخشاش شەھۋىتىنى ھالال يول بىلەن قاندۇرسا ئۇنىڭغا ئەجىر باردۇر» دېدى.[مۇسلىمدىن]

121/5 ـ عنه قال: قال لي النبيُّ صلى اللَّه عليه وآله وسلم: «لاَ تَحقِرنَّ مِن المعْرُوفِ شَيْئاً ولَوْ أنْ تلْقَى أخَاكَ بِوجهٍ طلِيقٍ» رواه مسلم.

5\121 ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «سەن كىچىككىنە بىر ياخشىلىقنىمۇ ئاددىي كۆرمە، ھەتتاكى بۇرادىرىڭگە ئىللىق چىراي بىلەن ئۇچراشقىنىڭمۇ (تۆۋەن چاغلىغىلى بولمايدىغان) ياخشىلىقتۇر». [مۇسلىمدىن]

122/6 ـ عن أبي هريرة رضي اللّه عنه قال: قال رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «كُلُّ سُلاَمَى مِنَ النَّاسِ عليْهِ صدَقةٌ كُلَّ يَوْمٍ تَطْلُعُ فيه الشَّمْسُ: تعدِلُ بيْن الاثْنَيْنِ صدَقَةٌ، وتُعِينُ الرَّجُلَ في دابَّتِهِ، فَتحْمِلُهُ عَلَيْهَا، أَوْ ترْفَعُ لَهُ علَيْهَا متَاعَهُ صدقةٌ، والكلمةُ الطَّيِّبَةُ صدَقةٌ، وبِكُلِّ خَطْوَةٍ تمْشِيها إلى الصَّلاَةِ صدقةٌ، وَتُميطُ الأذَى عَن الطريقِ صَدَقَةٌ» متفق عليه.

ورواه مسلم أيضاً من رواية عائشة رضي اللّه عنها قالت: قال رسُول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّهُ خُلِقَ كُلُّ إِنْسانٍ مِنْ بني آدم علَى سِتِّينَ وثلاثمائَةِ مَفْصِلٍ، فَمنْ كَبَّر اللّه، وحمِدَ اللّه، وَهَلَّلَ اللّه، وسبَّحَ اللّه واستَغْفَر اللّه، وعَزلَ حَجراً عنْ طَرِيقِ النَّاسِ أَوْ شَوْكَةً أَوْ عظْماً عن طَرِيقِ النَّاسِ، أَوْ أمر بمعرُوفٍ أَوْ نهى عنْ مُنْكَرٍ، عَددَ السِّتِّينَ والثَّلاَثمائة، فَإِنَّهُ يُمْسي يَوْمئِذٍ وَقَد زَحزحَ نفْسَهُ عنِ النَّارِ».

122/6 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر بىر كۈندە تاڭ ئاتسىلا كىشىلەرنىڭ ھەر بىر ئۇگىسىگە سەدىقە كېلىدۇ. ئىككى ئادەمنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئادىل ھۆكۈم قىلغىنىڭ سەدىقە. بىر كىشىنىڭ ئۇلىغىغا مىنىۋېلىشىغا ياردەم بېرىشىڭمۇ سەدىقە، ياكى ئۇ ئادەم ئۇچۇن ئۇلىغىغا يۈك ـ تاقلىرىنى ئارتىپ بېرىشمۇ سەدىقە. ياخشى سۆزمۇ سەدىقە، ناماز ئۇچۇن ماڭغان ھەر بىر قەدىمىڭمۇ سەدىقە. يولدىن كىشىلەرگە ئەزىيەت بولىدىغان نەرسىلەرنى ئېلىۋېتىشمۇ سەدىقە بولۇپ ھېسابلىنىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام مۇسلىم ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلادىدىن ھەر قانداق ئادەم 360 دانە ئۇگىلىك قىلىپ يارىتىلدى. كىمكى تەكبىر ئېيتسا (يەنى ئاللاھۇ ئەكبەر دېسە)، ھەمدى ئېيتسا، لائىلاھە ئىللەللاھۇ دېسە، تەسبىھ ئېيتسا (يەنى سۇبھانالاھۇ دېسە) ئەستەغفۇرۇللاھ دېسە ياكى كىشىلەرنىڭ يولىدىكى ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان تاش، تىكەن ۋە ئۇستىخانغا ئوخشاش بىرەر نەرسىنى ئېلىۋەتسە ياكى ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسسا، نەتىجىدە 360 ياخشىلىق قىلالىسا ( دېمەككە تەس تۇيۇلغىنى بىلەن ئەمەلىيەتتە قىلغان ئەمەللىرىمىز ناماز ۋە باشقا ئەمەللىرىمىز ئارقىلىق 360 تىن ئېشىپ كېتىدۇ) ھەققەتەن شۇ كۈننى ئۆزىنى دوزاختىن يىراق قىلغان ھالەتتە كەچ قىلىدۇ».

123/7 ـ عنه عن النَبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «منْ غدَا إِلى المَسْجِدِ أَو رَاحَ، أَعدَّ اللَّهُ لَهُ في الجَنَّةِ نُزُلاً كُلَّمَا غَدا أَوْ رَاحَ» متفقٌ عليه.

"النُّزُل" : القُوتُ والرِّزْقُ ومَا يُهَيَّأُ للضَّيفِ.

123/7 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « كىمكى ئەتىگىنى ياكى كەچلىرى مەسچىتكە كەلسە، الله تائالا ئۇ كىشىگە جەننەتتە ئەتىگەن ـ كەچلىك ئۇچۇن رىزىقلارنى تەييارلاپ بېرىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

124/8 ـ عنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يا نِسَاء المُسْلِماتِ لاَ تَحْقِرنَّ جارَةٌ لِجارَتِهَا ولَوْفِرْسِنَ شاةٍ» متفقٌ عليه. قال الجوهري: الفِرْسِنُ مِنَ الْبعِيرِ: كالحافِرِ مِنَ الدَّابَّةِ، قال: ورُبَّمَا استُعِير في الشَّاةِ.

124/8 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئى مۇسۇلمان ئاياللىرى! سىلەر قوشناڭلارغا قوشنىدارچىلىق قىلىشنى كىچىك سانىماڭلار، يەنى قوينىڭ پاچىقىچە نەرسە بولسىمۇ سوۇنۇشنى كىچىك سانىماڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

125/9 ـ عنه عن النبي صلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الإِيمَانُ بِضْعٌ وَسَبْعُونَ، أَوْ بِضْعٌ وَسِتُّونَ شُعْبَةً: فَأَفْضلُهَاقوْلُ لاَ إِلَهَ إِلاَّ اللَّهُ، وَأَدْنَاهَا إِمَاطَةُ الأَذَى عنِ الطَّرِيقِ، وَالحَيَاءُ شُعْبَةٌ مِنَ الإِيمَانِ» متفقٌ عليه.

"البِضْعُ" من ثلاثة إلى تسعةٍ، بكسر الباءِ وقد تفتَحُ. "والشُّعْبَةُ": القطْعة.

125/9 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « ئىمان 70 نەچچە ياكى 60 نەچچە شاخچە بولىدۇ. ئۇنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق دېيىش. ئۇنىڭ ئەڭ تۆۋىنى يولدىن ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان بىرەر نەرسىنى ئېلىۋېتىشتۇر. ھايا ئىماننىڭ بىر شاخچىسىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

126/10 ـ عنه أن رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «بَيْنمَا رَجُلٌ يَمْشِي بطَرِيقٍ اشْتَدَّ علَيْهِ الْعَطشُ، فَوجد بِئراً فَنزَلَ فيها فَشَربَ، ثُمَّ خرج فإِذا كلْبٌ يلهثُ يَأْكُلُ الثَّرَى مِنَ الْعَطَشِ» فقال الرَّجُلُ: لَقَدْ بلَغَ هَذَا الْكَلْبُ مِنَ العطشِ مِثْلَ الَّذِي كَانَ قَدْ بَلَغَ مِنِّي، فَنَزَلَ الْبِئْرَ فَملأَ خُفَّه مَاءً ثُمَّ أَمْسَكَه بِفيهِ، حتَّى رقِيَ فَسقَى الْكَلْبَ، فَشَكَرَ اللَّهُ لَه فغَفَرَ لَه. قَالُوا: يا رسولَ اللَّه إِنَّ لَنَا في الْبَهَائِمِ أَجْراً؟ فقَالَ: «في كُلِّ كَبِدٍ رَطْبَةٍ أَجْرٌ» متفقٌ عليه.

وفي رواية للبخاري: «فَشَكَر اللَّه لهُ فَغَفَرَ لَه، فَأَدْخَلَه الْجنَّةَ».

وفي رواية لَهُما: «بَيْنَما كَلْبٌ يُطيف بِركِيَّةٍ قَدْ كَادَ يقْتُلُه الْعطَشُ إِذْ رأَتْه بغِيٌّ مِنْ بَغَايا بَنِي إِسْرَائِيلَ، فَنَزَعَتْ مُوقَهَا فاسْتَقت لَهُ بِهِ، فَسَقَتْهُ فَغُفِر لَهَا بِهِ».

«الْمُوقُ»: الْخُفُّ. «ويُطِيفُ»: يَدُورُ حَوْلَ «رَكِيَّةٍ» وَهِيَ الْبِئْرُ.

126/10 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « بىر كىشى يولدا كېتىۋاتقان چاغدا ئۇنىڭغا قاتتىق ئۇسسۇزلۇق يېتىپتۇ. بىر قۇدۇقنى تېپىپ ئۇنىڭغا چۈشۈپ سۇ ئىچىپتۇ، قۇدۇقتىن چىققاندا بىر ئىتنىڭ ئۇسسۇزلۇقتىن نەم تۇپىنى يالاۋاتقانلىقىنى كۆرۈپتۇ. ئاندىن ئۇ كىشى: بۇ ئىتقا ماڭا يەتكەن ئۇسسۇزلۇق يېتىپتۇ، دەپ قۇدۇققا چۈشۈپ، ئۆزىنىڭ ئۆتۈكىگە سۇ توشقۇزۇپ، ئۇنى چىشلەپ يۇقىرىغا يامىشىپ چىقىپ، ئىتنى سۇغۇرۇپتۇ، ئاندىن الله ئۇ كىشىدىن رازى بولۇپ، ئۇنى مەغپىرەت قىلىپتۇ».

بۇنى ئاڭلىغان ساھابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇنداق بولسا بىزنىڭ چارۋىلارنى سۇغىرىشىمىزدىمۇ ئەجىر بارمۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەر قانداق ھۆل جىگەردە ئەجىر بار (تىرىك ھايۋانلارنىڭ ھەممىسىدە ئەجىر بار)» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام بۇخارىنىڭ رىۋايىتىدە: «الله ئۇنىڭدىن رازى بولدى. ئاندىن ئۇنى مەغپىرەت قىلدى ۋە جەننەتكە كىرگۈزدى» دېيىلگەن.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «ئۇسسۇزلۇقتىن ئۆلەي دەپ قالغان بىر ئىت قۇدۇقنىڭ ئەتراپىدا ئايلىنىپ يۈرگەندە، تۇيۇقسىز بەنى ئىسرائىلدىن بىر پاھىشىۋاز ئايال كېلىپ،

ئۆزىنىڭ ئۆتۈكى بىلەن سۇ تارتىپ ئىتنى سۇغاردى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئايال مەغپىرەت قىلىندى» دېيىلگەن.

127/11 ـ عنْهُ عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لَقَد رأَيْتُ رَجُلاً يَتَقَلَّبُ فِي الْجَنَّةِ فِي شَجَرةٍ قطَعها مِنْ ظَهْرِ الطَّرِيقِ كَانَتْ تُؤْذِي الْمُسلِمِينَ». رواه مسلم.

وفي رواية: «مرَّ رجُلٌ بِغُصْنِ شَجرةٍ عَلَى ظَهْرِ طرِيقٍ فَقَالَ: واللَّهِ لأُنَحِّيَنَّ هذا عنِ الْمسلِمِينَ لا يُؤْذِيهُمْ، فأُدْخِلَ الْجَنَّةَ".

وفي رواية لهما: «بيْنَما رجُلٌ يمْشِي بِطريقٍ وجد غُصْن شَوْكٍ علَى الطَّرِيقِ، فأَخَّرُه فشَكَر اللَّهُ لَهُ، فغَفر لَهُ.

127/11 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن ھەقىقەتەن يولنىڭ ئۈستىدە مۇسۇلمانلارغا ئەزىيەت يەتكۈزۈۋاتقان بىر دەرەخنى كېسىۋەتكەن بىر كىشىنىڭ جەننەتتە يۈرگەنلىكىنى كۆردۈم». [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «بىر كىشى يولنىڭ ئۈستىدىكى دەرەخلەرنىڭ شاخلىرى ئارىلىقىدىن ئۆتۈپ دېدىكى: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مۇسۇلمانلارغا ئازار يەتكۈزۈپ قويماسلىق ئۈچۈن بۇ دەرەخنى چوقۇم ئېلىۋېتىمەن، دېدى ۋەئېلىۋەتتى. شۇڭنىڭ بىلەن ئۇ جەننەتكە كىردى» دېيىلگەن.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «بىر كىشى يولدا كېتىۋېتىپ، يول ئۈستىدىكى تىكەنلىك بىر شاخنى كۆردى. ئاندىن ئۇنى بىر چەتكە سۈرۈۋەتتى. شۇڭا الله ئۇنىڭدىن رازى بولدى ۋە ئۇنى مەغپىرەت قىلدى» دېيىلگەن.

128/12 ـ عنْه قالَ: قَال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ توضأَّ فأَحَسَنَ الْوُضُوءَ، ثُمَّ أَتَى الْجُمعةَ، فَاستمع وأَنْصتَ، غُفِر لَهُ ما بيْنَهُ وبيْنَ الْجُمعةِ وزِيادةُ ثَلاثَةِ أَيَّامٍ، ومَنْ مسَّ الْحصا فَقد لَغَا» رواه مسلم.

128/12 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى كامىل تاھارەت ئېلىپ جۈمەگە كەلسە، ئاندىن جىم ئولتۇرۇپ جۈمە خۇتبىسىنى ئاڭلىسا، الله ئۇنىڭ بىر جۈمە بىلەن يەنە بىر جۈمە ئارىلىقىدىكى گۇناھىنى ۋە ئۇنىڭغا ئۈچ كۈن قوشۇپ (جەمئىي) ئىچىدىكى گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىلىدۇ. كىمكى ئىمام سۆزلەۋاتقاندا ئۇششاق تاشلارنى تۇتقانچىلىك بىر ئىشنى قىلسىمۇ، ھەقىقەتەن ئورۇنسىز ئىش قىلغان بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

129/13 ـ عنْه أَن رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِذَا تَوضَّأَ الْعبْدُ الْمُسْلِم، أَو الْمُؤْمِنُ فغَسلَ وجْههُ خرج مِنْ وَجْهِهِ كُلُّ خطِيئةٍ نظر إِلَيْهَا بعينهِ مَعَ الْماءِ، أَوْ مَعَ آخِرِ قَطْرِ الْماءِ، فَإِذَا غَسَل يديهِ خَرج مِنْ يديْهِ كُلُّ خَطِيْئَةٍ كانَ بطشتْهَا يداهُ مع الْمَاءِ أَو مع آخِرِ قَطْرِ الْماءِ، فَإِذَا غسلَ رِجليْهِ خَرجَتْ كُلُّ خَطِيْئَةٍ مشَتْها رِجْلاُه مع الْماءِ أَوْ مع آخِرِ قَطْرِ الْمَاءِ حَتَّى يخْرُج نقِياً من الذُّنُوبِ» رواه مسلم.

13\129 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر مۆمىن ياكى مۇسۇلمان بەندە تاھارەت ئالسا، يۈزىنى يۇغاندا، كۆزى بىلەن قارىغان خاتالىقى سۇ بىلەن ياكى سۇنىڭ ئاخىرقى تامچىسى بىلەن يۈزىدىن يۇيۇلۇپ كېتىدۇ. قولىنى يۇغاندا، قول بىلەن تۇتۇپ قىلغان خاتالىقى سۇ بىلەن ياكى سۇنىڭ ئاخىرقى تامچىسى بىلەن بىللە يۇيۇلۇپ كېتىدۇ.

پۈتنى يۇغاندا، پۈتى بىلەن مېڭىپ قىلغان خاتالىقى سۇ بىلەن ياكى سۇنىڭ ئاخىرقى تامچىسى بىلەن بىللە يۇيۇلۇپ كېتىدۇ. شۇنداق قىلىپ تاھارەتنىڭ كامىل ئىبلىنىشى بىلەن گۇناھلىرى پاك ـ پاكىزە يۇيۇلۇپ كېتىدۇ». [مۇسلىمدىن]

130/14 ـ عنه عن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الصَّلواتُ الْخَمْسُ، والْجُمُعَةُ إِلَى الْجُمُعَةِ، ورمضانُ إِلَى رمضانَ مُكفِّرَاتٌ لِمَا بينَهُنَّ إِذَا اجْتنِبَت الْكَبائِرُ» رواه مسلم

130\14 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر بىر ئىنسان چوڭ گۇناھلارنى قىلمىغانلا بولسا، بەش ۋاخ نامازى، نامازدىن نامازغىچە بولغان ئارىلىقتىكى گۇناھلارنى، جۈمە نامىزى بىر جۈمەدىن يەنە بىر جۈمەگىچە بولغان ئارىلىقتىكى گۇناھلارنى، روزا بۇ رامىزاندىن ـ يەنە بىر رامزانغىچە بولغان ئارىلىقتىكى گۇناھلىرىنى يۇيىدۇ». [مۇسلىمدىن]

131/15 ـ عنه قال: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ألا أدلُّكَم على ما يَمْحُو اللّهُ بِهِ الْخَطايا، ويرْفَعُ بِهِ الدَّرجاتِ؟» قالوا: بلى يا رسُولَ اللّهِ، قال: «إسباغ الْوُضوءِ على الْمَكَارِهِ وكَثْرةُ الْخُطَا إِلَى الْمسَاجِدِ، وانْتِظَارُ الصَّلاةِ بعْدِ الصَّلاةِ، فَذلِكُمُ الرِّبَاطُ» رواه مسلم.

131/15 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىلەرنى الله خاتالىقلارنى ئۆچۈرۈپ، دەرىجىلەرنى كۆتۈرۈدىغان بىر ئىشقا باشلاپ قويمايمۇ؟» دېگەندە، كىشىلەر: شۇنداق قىلغىن ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۇشكۈل ئەھۋالدىمۇ تاھارەتنى كامىل ئېلىش، مەسچىتكە كۆپ بېرىش ۋە بىر نامازدىن كېيىن يەنە بىر نامازنى كۈتۈش، مانا بۇ ئەمەللەر الله يولىدا جىھاد قىلغانغا ئوخشاشتۇر» دېدى. [مۇسلىمدىن]

132/16 ـ عن أبي موسى الأشعري رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ صلَّى الْبَرْدَيْنِ دَخَلَ الْجنَّةَ» متفقٌ عليه.

"البرْدَانِ": الصُّبْحُ والْعَصْرُ.

132/16 ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بامدات ۋە ئەسىر نامىزىنى ئوقسا جەننەتكە كىرىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

133/17 ـ عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذَا مرِضَ الْعبْدُ أَوْ سافَر كُتِبَ لَهُ ما كانَ يعْملُ مُقِيماً صحيحاً» رواه البخاري.

133/17 ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر بىر ئادەم كېسەل ياكى سەپەر ئۈستىدە بولۇپ قېلىپ (ئىزچىل داۋاملاشتۇرۇپ كېلىۋاتقان ئەمەللىرىنى قىلالمىغان بولسىمۇ) ئۇ ئادەمگە ساغلام ياكى سەپەرگە چىقمىغان ۋاقىتتا قىلىۋاتقان ئەمەلىنىڭ ساۋابى يېزىلىپ تۇرىدۇ». [بۇخارىدىن]

134/18 ـ عنْ جابِرٍ رضي اللّه عنه قال: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «كُلُّ معرُوفٍ صدقَةٌ» رواه البخاري، ورواه مسلم مِن رواية حذَيفَةَ رضي اللّه عنه.

**134/18** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بارلىق قىلىنغان ياخشىلىقلار سەدىقىدۇر». [بۇخارىدىن]

**135/19** ـ عنْهُ قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ما مِنْ مُسْلِمٍ يَغْرِسُ غَرْساً إلاَّ كانَ ما أُكِلَ مِنْهُ لَهُ صدقةً، وما سُرِقَ مِنْه لَه صدقَةً، ولا يرْزؤه أَحَدٌ إلاَّ كَانَ له صدقةً» رواه مسلم. وفي رواية له: «فَلا يغْرِس الْمُسْلِم غرساً، فَيَأْكُلَ مِنْهُ إنسانٌ ولا دابةٌ ولا طَيرٌ إلاَّ كانَ له صدقَةً إِلَى يَوْمِ الْقِيَامة».

وفي رواية له: «لا يغْرِس مُسلِم غرْساً، ولا يزْرعُ زرْعاً، فيأْكُل مِنْه إِنْسانٌ وَلا دابَّةٌ ولا شَيْءٌ إلاَّ كَانَتْ لَه صدقةً، ورويَاه جميعاً» مِنْ رواية أَنَسٍ رضي اللَّه عنه.

قولُهُ: "يرْزَؤُهُ" أي: يَنْقُصهُ.

**135/19** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر كىشى بىر كۆچەت تىكىپ قويسا، ئۇنىڭ مېۋىسى يېيىلسە ئۇ كىشى ئۈچۈن بىر سەدىقە. ئۇنىڭ مېۋىسى ئوغرىلىنىپ كەتسىمۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن بىر سەدىقە ۋە بىرسى ئۇنىڭغا زىيان يەتكۈزسىمۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن بىر سەدىقە سەدىقە ھېسابلىنىدۇ». [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئەگەر بىر مۇسۇلمان كۆچەت تىكسە ئۇنىڭ مېۋىسىدىن ئىنسان ياكى ھايۋان ياكى قۇشلار يېسە ئۇنىڭ ئۈچۈن تاكى قىيامەتكىچە سەدىقە بولىدۇ» دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: « ئەگەر بىر مۇسۇلمان كۆچەت تىكسە ياكى زىرائەت تېرىسا، ئۇنىڭ مېۋىسىدىن ئىنسان ياكى ھايۋان ياكى ئۈچار ـ قۇشلار يېسە ئۇنىڭ ئۈچۈن سەدىقىدۇر» دېيىلگەن. (بىر كىشى پەرزەنتنى ديانەتلىك ۋە بىلىملىك قىلىپ تەربىيلەپ قويسا، باشقىلار ئۇ بالىدىن پايدىلانسا ئۇمۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن سەدىقىدۇر)

**136/20** ـ عنْهُ قالَ: أَراد بنُو سَلِمَة أَن ينْتَقِلوا قُرْبَ المَسْجِدِ فبلَغَ ذلك رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَقَالَ لَهُمْ: «إِنَّه قَدْ بَلَغَنِي أَنَّكُمْ تُرِيدُونَ أَنْ تَنْتَقِلُوا قُربَ الْمَسْجِدِ؟» فَقَالُوا: نَعَمْ يا رسولَ اللَّهِ قَدْ أَرَدْنَا ذلكَ، فَقَالَ: «بَنِي سَلِمةَ دِيارَكُمْ، تكْتبْ آثَارُكُمْ، دِيارکُم، تُكْتَبْ آثارُكُمْ» رواه مسلم.

وفي روايةٍ: «إِنَّ بِكُلِّ خَطْوةٍ درجةً» رواه مسلم. ورواه البخاري أيضاً بِمعنَاهُ مِنْ روايةِ أَنَسٍ رضي اللَّه عنه.

و«بنُو سَلِمَةَ» بكسر اللام: قبيلة معروفة من الأنصار رضي اللَّه عنهم، و «آثَارُهُمْ» خُطاهُمْ.

**136/20** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بەنى سەلەمە جەمەتى مەسچىتكە يېقىنراق جايغا كۆچۈپ كەلمەكچى بولدى. بۇ خەۋەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يەتتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: «ماڭا سىلەرنىڭ مەسچىتكە يېقىنراق بىر جايغا كۆچۈپ كەلمەكچى بولغان خەۋىرىڭلار يەتتى، شۇنداقمۇ؟» دېدى. ئۇلار: شۇنداق، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىز شۇنداق قىلماقچى بولدۇق، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى بەنى سەلەمە جەمەتى! جايىڭلاردا تۇرۇۋېرىڭلار، مەسچىتكە قاراپ باسقان ھەر بىر قەدىمىڭلارغا ئەجىر يېزىلىپ تۇرىدۇ، جايىڭلاردا تۇرۇۋېرىڭلار، مەسچىتكە قاراپ باسقان ھەر بىر قەدىمىڭلارغا ئەجىر يېزىلىپ تۇرىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ھەقىقەتەن مەسچىتكە قاراپ باسقان ھەر بىر قەدەمىڭلارغا بىر دەرىجە يېزىلىدۇ» دېيىلگەن.

137/21 ـ عنْ أَبِي الْمُنْذِرِ أُبيِّ بنِ كَعبٍ رضي اللَّه عنه قال: كَانَ رجُلٌ لا أَعْلَمُ رجُلا أَبْعَدَ مِنَ الْمَسْجِدِ مِنْهُ، وكَانَ لا تُخْطِئُهُ صلاةٌ فَقِيل لَه، أَوْ فقُلْتُ لهُ: لَوْ اشْتَرَيْتَ حِماراً تركَبُهُ في الظَّلْماءِ، وفي الرَّمْضَاءِ فَقَالَ: ما يسُرُّني أَن منْزِلِي إِلَى جنْب الْمسْجِدِ، إِنِّي أُرِيدُ أَنْ يُكْتَب لِي مْشَايَ إِلَى الْمَسْجد، ورُجُوعِي إِذَا رجعْتُ إِلَى أَهْلِي، فقالَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «قَدْ جمع اللَّهُ لكَ ذلِكَ كُلَّهُ» رواه مسلم.

وفي روايةٍ: «إِنَّ لَكَ مَا احْتَسَبْتَ». «الرمْضَاءُ» الأَرْضُ الَّتِي أَصَابَهَا الْحرُّ الشَّدِيدُ.

137/21 ـ ئۇبەي ئىبنى كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كىشى بار ئىدى . ئۇنىڭ ئۆيى مەسچىتكە ھەممىدىن يىراق ئىدى. ئۇ ئادەم بىرەر ۋاخ نامازنىڭمۇ ۋاقتىنى ئۆتكۈزۈۋەتمەيتتى. مەن ئۇنىڭغا: سەن كېچىلەردە ۋە قاتتىق ئىسسىقلاردا مەسچىتكە بېرىپ ـ كېلىش ئۈچۈن مىنىدىغان ئېشەك سېتىۋالساڭ بولمامدۇ؟ دېدىم. ئۇ: ئۆيۈمنىڭ مەسچىتكە يېقىن بولۇپ قېلىشىنى ئارزۇ قىلمايمەن چۈنكى، مېنىڭ مەسچىتكە ماڭغان ۋە قايتقان چاغلىرىمدىكى قەدەملىرىمگە ئەجىر بېرىلىپ تۇرۇلۇشىنى خالايمەن، دېدى . پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئەھۋالدىن خەۋەردار بولغاندىن كېيىن: «الله ئاشۇ تىلەك ـ ئارزۇلىرىغا تولۇق ساۋاب بەرگەي» دېدى . [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ھەقىقەتەن ئۈمىد قىلغان ساۋابىڭ ساڭا بولغاي» دېدى، دېيىلگەن .

138/22 ـ عنْ أَبِي محمدٍ عبدِ اللَّهِ بنِ عمرو بن العاص رضي اللَّه عنهما قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَرْبعُونَ خَصْلَةً أَعلاها منِيحةُ الْعَنْزِ، ما مِنْ عامِلٍ يعملَ بِخَصْلَةٍ مِنْها رجاءَ ثَوَابِهَا وتَصْدِيقَ موْعُودِهَا إِلاَّ أَدْخلَهُ اللَّهُ بِهَا الْجنَّةَ» رواه البخاري.

"الْمنِيحةُ": أَنْ يُعْطِيَهُ إِيَّاهَا ليأْكُل لبنَهَا ثُمَّ يَردَّهَا إِليْهِ.

138/22 ـ ئەبۇمۇھەممەد ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « قىرىق خىسلەت بار. ئۇنىڭ يۇقىرىسى بىر مۇسۇلمان بۇرادىرىگە ئۆچكىنىڭ سۈتىنى سېغىپ ئىچىۋېلىش ئۈچۈن ئۇنى ئارىيەت بېرىپ تۇرۇشتۇر. قانداق بىر ئادەم الله نىڭ ساۋابىنى ئۈمىد قىلىپ ۋە الله نىڭ ۋەدىسىنى تەستىقلاپ ئاشۇ خىسلەتلەرنىڭ بىرەرسىگە ئەمەل قىلسا شۇنىڭ سەۋەبى بىلەن الله ئۇنى جەننەتكە كىرگۈزىدۇ». [بۇخارىدىن]

139/23 ـ عَنْ عديِّ بنِ حاتِمٍ رضي اللَّه عنه قال: سمِعْتُ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «اتَّقُوا النار ولَوْ بِشقِّ تَمْرةٍ» متفقٌ عليه.

وفي رواية لهما عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَا مِنْكُمْ مِنْ أَحَدٍ إِلاَّ سيُكَلِّمُه ربُّه لَيْس بَيْنَهُ وبَينَهُ تَرْجُمَان، فَينْظُرَ أَيْمنَ مِنْهُ فَلا يرى إِلاَّ مَا قَدَّم، وينْظُر أَشأَمَ مِنْهُ فلا يَرَى إِلاَّ ما قدَّمَ، وَينْظُر بَيْنَ يدَيْهِ فَلا يَرى إِلاَّ النَّارَ تِلْقَاءَ وَجْهِهِ، فاتَّقُوا النَّارَ ولوْ بِشِقِّ تَمْرةٍ، فَمَنْ لَمْ يَجِدْ فَبِكَلِمَة طيِّبَةٍ».

139/23 ـ ئەدىي ئىبنى هاتەم رەزىيەللاھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «خورمىنىڭ يېرىمچىلىك نەرسە بىلەن سەدىقە قىلىپ بولسىمۇ دوزاختىن ساقلىنىڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله تائالا پات ئارىدا ھەر بىرىڭلار بىلەن ئوتتۇرىغا تەرجىمان قويماستىن بىۋاستە سۆزلىشىدۇ. ئۇ ئادەم ئوڭ تەرىپىگە قارىسىمۇ پەقەت ئۆزى ئىلگىرى قىلغان ئەمەللىرىنىلا كۆرىدۇ. سول تەرىپىگە قارىسىمۇ پەقەت ئۆزى ئىلگىرى ئۆتكۈزگەن ئەمەللىرىنىلا كۆرىدۇ. ئۆزىنىڭ ئالدىغا قارىسا ئالدىدىلا تۇرغان دوزاختىن باشقىنى كۆرمەيدۇ. خورمىنىڭ يېرىمچىلىك نەرسە بىلەن سەدىقە قىلىپ بولسىمۇ دوزاختىن ساقلىنىڭلار. كىمكى شۇنچىلىك نەرسىنىمۇ تاپالمىسا بىرەر ئېغىز ياخشى سۆز قىلىش بىلەن بولسىمۇ دوزاختىن ساقلانسۇن» [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

140/24 ـ عنْ أَنَسٍ رضي اللَّه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ اللَّه لَيرْضَى عَنِ الْعَبْدِ أَنْ يَأْكُلَ الأكْلَةَ فيحْمدَهُ عليْهَا، أَوْ يشْربَ الشَّرْبَةَ فيحْمدَهُ عليْهَا» رواه مسلم.

«وَالأكْلَة» بفتح الهمزة: وهي الْغَدوة أَوِ الْعشوة.

140/24 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەقىقەتەن الله ئەتىگەن ۋە كەچلىك تاماقلىرىدا يېگەن ۋە ئىچكەن نەرسىلىرىگە الله غا شۈكرى ئېيتقان بەندىلىرىدىن بەك رازى بولىدۇ». (مۇسلىمدىن)

141/25 ـ عن أَبِي موسى رضي اللَّه عنه، عن النبى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «عَلَى كُلِّ مُسْلِمٍ صدقةٌ» قال: أَرَأَيْتَ إِنْ لَمْ يَجدْ؟ قالَ: «يعْمَلُ بِيَديهِ فَينْفَعُ نَفْسَه وَيَتَصدَّقُ»: قَال: أَرَأَيْتَ إِنْ لَمْ يسْتطِعْ؟ قال: يُعِينُ ذَا الْحَاجَةِ الْملْهوفَ» قالَ: أرأَيْت إِنْ لَمْ يسْتَطِعْ قالَ: «يَأْمُرُ بِالمَعْرُوفِ أَوِ الْخَيْرِ" قالَ: أرأَيْتَ إِنْ لَمْ يفعلْ؟ قالْ: «يُمْسِكُ عَنِ الشَّرِّ فإِنَّهَا صدَقةٌ» متفقٌ عليه.

141/25 ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەر قانداق مۇسۇلمانغا سەدىقە بېرىش توغرا كېلىدۇ» دېدى. ئەبۇمۇسا: ئېيتىپ باققىن ئەگەر سەدىقە بەرگىدەك بىر نەرسە تاپالمىسىچۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۆز قولى بىلەن ئىشلەپ ئۆزىنى باقسۇن ۋە سەدىقە بەرسۇن» دېدى. ئەبۇمۇسا: ئېيتىپ باققىن، ئەگەر ئۇنىڭغىمۇ قادىر بولالمىسىچۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۆز ئىشىنى قىلالمايدىغان كىشىنىڭ ھاجىتىگە ياردەم قىلسۇن» دېدى. ئەبۇمۇسا: ئېيتىپ باققىن، ئۇنىمۇ قىلالمىسىچۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياخشىلىققا بۇيرۇسۇن» دېدى. ئەبۇمۇسا: ئېيتىپ باققىن، ئۇنىمۇ قىلمىسىچۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يامانلىقتىن ئۆزىنى تارتسۇن، ھەقىقەتەن ئۇمۇ بىر سەدىقىدۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 14 ـ باب

## ئىبادەت قىلىشتا نورمال بولۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿طه مَا أَنْزَلْنَا عَلَيْكَ الْقُرْآنَ لِتَشْقَى﴾ ﴿تاها (يەنى ئى مۇھەممەد!). قۇرئاننى ساڭا سېنى جاپاغا سېلىش ئۈچۈن ئەمەس پەقەت ( اللەدىن) قورقىدىغانلارغا ۋەز - نەسىھەت قىلىش ئۈچۈن نازىل قىلدۇق﴾[1] ﴿يُرِيدُ اللَّهُ بِكُمُ الْيُسْرَ وَلا يُرِيدُ بِكُمُ الْعُسْرَ﴾ ﴿الله سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، تەسلىكنى خالىمايدۇ﴾[2].

142/1 ـ وعن عائشةَ رضي اللَّهُ عنها أن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم دخَلَ عليْها وعِنْدها امْرأَةٌ قال: منْ هَذِهِ؟ قالت: هَذِهِ فُلانَة تَذْكُرُ مِنْ صَلاتِهَا قالَ: «مَهُ عليكُمْ بِما تُطِيقُون، فَوَاللَّه لا يَمَلُّ اللَّهُ حتَّى تَمَلُّوا وكَانَ أَحَبُّ الدِّينِ إِلَيْهِ مادَاوَمَ صَاحِبُهُ علَيْهِ» متفقٌ عليه.

«ومهْ» كَلِمة نَهْي وزَجْرٍ. ومَعْنى «لا يمِلُّ اللَّهُ» أَي: لا يَقْطَعُ ثَوابَهُ عنْكُمْ وَجَزَاءَ أَعْمَالِكُمْ، ويُعَامِلُكُمْ مُعاملَةَ الْمالِّ حَتَّى تَملُّوا فَتَتْرُكُوا، فَينْبَغِي لكُمْ أَنْ تَأْخُذُوا ما تُطِيقُونَ الدَّوَامَ علَيْهِ لَيدُومَ ثَوَابُهُ لَكُمْ وفَضْلُه عَلَيْكُمْ.

142/1 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئائىشەنىڭ قېشىغا كىردى. ئۇنىڭ قېشىدا بىر ئايال بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ كىم بولىدۇ» دەپ سورىدى. ئائىشە: بۇ پالانى بولىدۇ، دەپ ئۇنىڭ ئوقۇيدىغان نامىزىنى سۆزلەپ بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قويۇڭ ئۇنى، سىلەر ئۆزەڭلەرگە تاقەتڭلار يېتىدىغان ئەمەللەرنى لازىم تۇتۇڭلار. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ھەتتا سىلەر زېرىكىپ قالمىغىچىلىك الله ھەرگىزمۇ زېرىكىپ قالمايدۇ. الله ئۈچۈن ئەمەللەرنىڭ ئەڭ سۆيۈملۈكرەكى شۇ ئەمەل ئىگىلىرىنىڭ داۋاملىق تاشلىماي قىلغان ئەمەللىرىدۇر» (يەنى بىردە بار، بىردە يوق كۆپ ئەمەلدىن، ئاز بولسىمۇ داۋاملىق بولغان ئەمەل ياخشىدۇر). (بىرلىككە كەلگەن ھەدىس).

143/2 ـ وعن أَنسٍ رضي اللَّه عنه قال: جاءَ ثَلاثةُ رهْطٍ إِلَى بُيُوتِ أَزْواجِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يسْأَلُونَ عنْ عِبادَةِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَلَمَّا أُخْبِروا كأَنَّهُمْ تَقَالُّوْها وقالُوا: أَين نَحْنُ مِنْ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَدْ غُفِرَ لَهُ ما تَقَدَّمَ مِنْ ذَنْبِهِ وما تَأَخَّرَ. قالَ أَحَدُهُمْ: أَمَّا أَنَا فأُصلِّي الليل أَبداً، وقال الآخَرُ: وَأَنا أَصُومُ الدَّهْرَ أَبداً ولا أُفْطِرُ، وقالَ الآخرُ: وأَنا اعْتَزِلُ النِّساءَ فلا أَتزوَّجُ أَبداً، فَجاءَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِلَيْهِمْ فقال: «أَنْتُمُ الَّذِينَ قُلْتُمْ كذا وكَذَا؟، أَما واللَّهِ إِنِّي لأَخْشَاكُمْ للَّهِ وَأَتْقَاكُم له لكِني أَصُومُ وَأُفْطِرُ، وَأُصلِّي وَأَرْقُد، وَأَتَزَوّجُ النِّسَاءَ، فمنْ رغِب عن سُنَّتِي فَلَيسَ مِنِّي» متفقٌ عليه.

143/2 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئۈچ نەپەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىنىڭ ئۆيىگە كېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىبادەتلىرى ھەققىدە سورىدى. ئۇلارغا خەۋەر بېرىلگەن چاغدا، ئۇلار بۇ ئەمەللەرنى ئاز سانىغاندەك قىلىپ بىز بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئارىلىقىدا پەرق چوڭ، الله ئۇنىڭ ئىلگىرىكى ۋە كېيىنكى گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىلىۋەتكەن، دېيىشتى. ئۇلارنىڭ بىرى: مەن ھەمىشە كېچە نامازئوقۇيمەن، دېدى. يەنە بىرى:

[1] سۈرە تاھا 1 ــ 3 ـ ئايەتكىچە.
[2] سۈرە بەقەرە 185 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

مەن يىل بويى روزا تۇتىمەن، روزىسىز يۈرمەيمەن، دېدى. ۋە يەنە بىرى: مەن ئاياللاردىن ئايرىلىپ تۇرىمەن، مەڭگۈ ئۆيلەنمەيمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېلىپ ئۇلارغا: «مۇنداق ـ مۇنداق دېگەن كىشىلەر سىلەرمۇ؟ الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ھەقىقەتەن مەن ئەلۋەتتە الله دىن سىلەردىن بەكرەك قورقىمەن ۋە سىلەردىن تەقۋادارراقمەن، لېكىن مەن روزا تۇتىمەن ۋە روزىسىزمۇ يۈرىمەن، مەن كېچىنىڭ بىر قىسمىدا ناماز ئوقۇيمەن، بىر قىسمىدا ئۇخلايمەن ھەم ئاياللار بىلەن توي قىلىمەن. كىمكى مېنىڭ سۈننىتىمدىن يۈز ئۆرۈسە ئۇ مېنىڭ ئۈممىتىمدىن ئەمەس» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

144/3 ـ وعن ابن مسعودٍ رضي اللَّه عنه أن النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «هَلَكَ الْمُتَنَطِّعُونَ» قالَهَا ثلاثاً، رواه مسلم.

«الْمُتَنَطِّعُونَ»: الْمُتعمِّقونَ الْمُشَدِّدُون فِي غَيْرِ موْضعَ التَّشْدِيدِ.

144/3 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قاتتىقلىق ئىزدىگۈچىلەر (يەنى ئەمەللەردە ئاشۇرۇۋەتكۈچىلەر) ھالاك بولدى» دېگەن ئۇ ـ بۇ سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىغان ئىدى. [مۇسلىمدىن]

145/4 ـ عن أبي هريرة رضي اللَّه عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: إنَّ الدِّينَ يُسْرٌ، ولنْ يشادَّ الدِّينُ إلاَّ غَلَبه فسدِّدُوا وقَاربُوا وَأَبْشِرُوا، واسْتعِينُوا بِالْغدْوةِ والرَّوْحةِ وشَيْءٍ مِن الدُّلْجةِ» رواه البخاري.

وفي رواية له «سدِّدُوا وقَارِبُوا واغْدوا ورُوحُوا، وشَيْءٌ مِنَ الدُّلْجةِ، الْقَصْدَ الْقصْدَ تَبْلُغُوا».

قوله: «الدِّينُ» هُو مرْفُوعٌ عَلَى ما لَمْ يُسَمَّ فَاعِلُهُ. وروِي مَنْصُوباً، ورويَ: «لَنْ يُشَادَّ الدِّينَ أَحَدٌ» وقوله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إلاَّ غَلَبَهُ»: أَيْ: غَلَبَه الدِّينُ وَعَجزَ ذلكَ الْمُشَادُّ عنْ مُقَاومَةِ الدِّينِ لِكَثْرةِ طُرقِهِ. «والْغَدْوةُ» سيْرُ أَوَّلِ النَّهَارِ. «وَالرَّوْحةُ»: آخِرُ النَّهَارِ «والدُّلْجَةُ»: آخِرُ اللَّيْلِ. وَهَذا استَعارةٌ، وتَمْثِيلٌ، ومعْناهُ: اسْتَعِينُوا عَلَى طَاعةِ اللَّهِ عز وجلَّ بالأَعْمالِ فِي وقْتِ نشاطِكُمْ، وفَراغِ قُلُوبِكُمْ بحيثُ تَسْتلذُّونَ الْعِبادَةَ ولا تسأَمُونَ وتبلغون مقْصُودَكُمْ، كَما أَنَّ الْمُسافِرَ الْحاذِقَ يَسِيرُ فِي هَذهِ الأَوْقَاتِ وَيستَرِيحُ هُو ودابَّتُهُ فِي غَيْرِها، فيصِلُ الْمقْصُود بِغَيْرِ تَعبٍ، واللَّهُ أعلم.

145/4 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دىن ھەقىقەتەن ئاساندۇر، دىننى قاتتىقلاشتۇرۇشقا بولمايدۇ (دىندا ياخشى ئەمەللەرنىڭ يوللىرى كۆپ بولغاچقا ھەممىنى تەك قىلىمەن، دەپ ئۆزىگە ئېغىر يۈك ئارتىۋېلىشقا بولمايدۇ). ئەگەر كىمكى دىن بىلەن قاتتىقلاشسا ھۆددىسىدىن چىقىپ بولالماي، ھامان دىن ئىشلىرى ئۇنى بېسىۋالىدۇ. شۇڭلاشقا نورمال يول تۇتۇڭلار، الله بۇيرۇغان ئىشنى قىلىشقا، يېقىن تۇرۇڭلار ۋە ساۋابتىن خۇش بېشارەت ئېلىڭلار، ئەتىگەن ۋە ئاخشام ۋاقىتلىرىدىن ۋە كېچىنىڭ ئاخىرقى ۋاقىتلىرىدىن (ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن) پايدىلىنىڭلار». [بۇخارىدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «مۇستەھكەم تۇرۇڭلار، الله بۇيرۇغان ئىشنى قىلىشقا يېقىن تۇرۇڭلار، ئەتىگەن ۋە ئاخشاملىرىنىڭ ۋاقىتلىرىدىن ۋە كېچىنىڭ ئاخىرقى ۋاقىتلىرىدىن (ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن) پايدىلىنىڭلار، نورمال بولۇڭلار، مەقسەتكە يېتىسىلەر» دېيىلگەن.

146/5 ـ وعن أنسٍ رضي اللّهُ عنه قال: دَخَلَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم الْمسْجِدَ فَإِذَا حبْلٌ مَمْدُودٌ بَيْنَ السَّارِيَتَيْنِ فقالَ: «ما هَذَا الْحبْلُ؟ قالُوا، هَذا حبْلٌ لِزَيْنَبَ فَإِذَا فَترَتْ تَعَلَقَتْ بِهِ فقال النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «حُلّوهُ، لِيُصَلِّ أَحدُكُمْ نَشَاطَهُ، فَإِذا فَترَ فَلْيرْقُدْ» متفقٌ عليه.

146\5 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەسچىتكە كىرگەندە ئىككى تۈۋرۈكنىڭ ئارىلىقىغا ئارغامچا تارتىپ قويۇلغان ئىكەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ نېمە ئارغامچا؟» دېدى. كىشىلەر: بۇ زەينەبنىڭ ناماز ئوقۇپ ھېرىپ قالغاندا ئېسىلىدىغان ئارغامچىسى، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى يېشىۋېتىڭلار، سىلەرنىڭ بىرىڭلار نامازنى روھلۇق، تېتىك ھالىتىدە ئوقۇسۇن، ئەگەر چارچاپ قالسا ېىرىپ ئۇخلىسۇن» دېدى. [بىرلىككەكەلگەن ھەدىس]

147/6 ـ وعن عائشة رضي اللّه عنها أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِذَا نَعَسَ أَحدُكُمْ وَهُوَ يُصَلِّي، فَلْيَرْقُدْ حَتَّى يَذْهَبَ عَنْهُ النَّوْمُ، فإِن أَحدَكم إِذَا صلَّى وهُو نَاعَسٌ لا يَدْرِي لعلَّهُ يذهَبُ يسْتَغْفِرُ فيَسُبُّ نَفْسَهُ». متفقٌ عليه.

147/6 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر سىلەرنىڭ بىرىڭلار نامازدا مۈگدەپ قالسا، بېرىپ ئۇيقۇسى تۈگىگۈچە ئۇخلىسۇن. ئەگەر سىلەرنىڭ بىرىڭلار، مۈگدەپ قالغان ھالىتىدە ناماز ئوقۇسا ئۇ، مەغپىرەت تىلەيمەن دەپ ئۆزىگە ئۆزى بەتدۇئا قىلىپ قېلىشى مۇمكىن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

148/7 ـ وعن أبي عبد اللّه جابر بن سمُرَةَ رضي اللّهُ عنهما قال: «كُنْتُ أُصَلِّي مَعَ النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم الصَّلَوَاتِ، فَكَانَتْ صلاتُهُ قَصداً وخُطْبَتُه قَصْداً» رواه مسلم.

قولُهُ: قَصْداً: أَيْ بَيْنَ الطُّولِ وَالْقِصَرِ.

148/7 ـ جابىر ئىبنى سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن نۇرغۇن نامازلارنى بىللە ئوقۇغانتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نامىزىمۇ خۇتبىسىمۇ نورمال ئىدى. [مۇسلىمدىن]

149/8 ـ وعن أبي جُحَيْفَةَ وَهبِ بْنِ عبد اللّه رضي اللّهُ عنه قال: آخَى النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بَيْن سَلْمَانَ وَأَبِي الدَّرْدَاءِ، فَزَارَ سلْمَانُ أَبَا الدَّرْدَاءِ، فَرَأَى أُمَّ الدَّرْدَاءِ مُتَبَذِّلَةً فقالَ: ما شَأْنُكِ؟ قالَتْ: أَخُوكَ أَبُو الدَّرداءِ لَيْسَ له حَاجَةٌ فِي الدُّنْيَا. فَجَاءَ أَبُو الدرْدَاءِ فَصَنَعَ لَه طَعَاماً، فقالَ لَهُ: كُلْ فَإِنِّي صَائِمٌ، قالَ: ما أَنا بآكلٍ حَتَّى تأْكلَ، فَأَكلَ، فَلَّما كانَ اللَّيْلُ ذَهَبَ أَبُو الدَّرْداءِ يقُوم فقال لَه: نَمْ فَنَام، ثُمَّ ذَهَبَ يَقُوم فقالَ لَه: نَمْ، فَلَمَّا كان من آخرِ اللَّيْلِ قالَ سلْمانُ: قُم الآنَ، فَصلَّيَا جَمِيعاً، فقالَ له سَلْمَانُ: إِنَّ لرَبِّكَ عَلَيْك حَقًّا، وَإِنَّ لنَفْسِكَ عَلَيْكَ حقًّا، ولأَهلِك عَلَيْك حَقًّا، فَأَعْطِ كُلَّ ذِي حَقٍّ حَقَّه، فَأَتَى النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَذَكر ذلكَ لَه، فقالَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «صَدَقَ سلْمَانُ» رواه البخاري.

149/8 ـ ئەبۇجۇھەيفە ۋەھبىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەلمان بىلەن ئەبۇدەرداني قېرىنداش قىلىپ قويدى. بىر قېتىم سەلمان ئەبۇدەرداني يوقلاپ

كېلىپ، ئۇممۇدەردا (ئەبۇدەردانىڭ ئايالى) نىڭ ناھايىتى ئاددى كىيىنگەنلىكىنى كۆرۈپ ئۇنىڭغا: بۇ نېمە ئىش؟ دېدى. ئۇ ئايال: قېرىندىشىڭ ئەبۇدەردانىڭ دۇنياغا ھاجىتى يوق، دېدى. ئەبۇدەردا كېلىپ سەلمانغا تاماق تەييارلىدى. ئاندىن ئۇنىڭغا: سەن يېگىن، مەن روزا تۇتۇۋالغان، دېدى. سەلمان: سەن يېمىگىچە مەنمۇ يېمەيمەن، دېدى. شۇنىڭ ئەبۇدەردا يېدى. كېچىدە ئەبۇدەردا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن تۇرماقچى بولدى، سەلمان ئۇنىڭغا: ئۇخلىغىن، دېدى. ئەبۇدەردا ئۇخلىدى. بىر ئازدىن كېيىن يەنە تۇرماقچى بولۇۋىدى، ئۇنىڭغا يەنە: ئۇخلىغىن، دېدى. كېچىنىڭ ئاخىرىغا كەلگەندە سەلمان: ئەمدى ئۇنىڭدىن تۇرغىن، دېدى. ئىككىسى بىللە ناماز ئوقۇدى. سەلمان ئۇنىڭغا: ھەقىقەتەن سەندە رەببىڭنىڭ ھەققى بار ۋە سېنىڭ بەدىنىڭنىڭمۇ ۋە ئەھلىڭنىڭمۇ سەندە ھەققى بار. ھەر بىر ھەق ئىگىسىگە ھەققىنى جايىدا بەر، دېدى. ئەبۇدەردا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ ئۇ ئىشلارنى سۆزلەپ بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەلمان راست ئېيتىپتۇ» دېدى. [بۇخارىدىن]

150/9 ـ وعن أبي محمد عبدِ اللّهِ بن عمرو بنِ العاص رضي اللّه عنهماقال: أُخْبرَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أنِّي أقُول: وَاللّهِ لأَصومَنَّ النَّهَارَ، ولأَقُومنَّ اللَّيْلَ ما عشْتُ، فَقَالَ رسُول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَنْتَ الّذِي تَقُول ذلك؟» فَقُلْتُ له: قَدْ قُلْتُه بأَبِي أَنْتَ وأُمِّي يا رسولَ اللّه. قَالَ: «فَإنكَ لا تَسْتَطِيعُ ذلِكَ، فَصُمْ وأَفْطرْ، ونَمْ وَقُمْ، وَصُمْ مِنَ الشَّهْرِ ثَلاثَةَ أَيَّامٍ فَإِنَّ الْحسنَةَ بعَشْرِ أَمْثَالِهَا، وذلكَ مثْلُ صِيامِ الدَّهْرِ» قُلْت: فَإِنِّي أُطيق أَفْضَلَ منْ ذلكَ قالَ: «فصمْ يَوْماً وَأَفْطرْ يَوْمَيْنِ» قُلْت: فَإِنِّي أُطيق أفْضَلَ مِنْ ذلكَ، قَالَ: «فَصُم يَوْماً وَأَفْطرْ يوْماً، فَذلكَ صِيَام دَاوود صلى الله عليه وسلم، وَهُو أَعْدَل الصِّيَامِ». وَفي رواية: «هوَ أَفْضَلُ الصِّيَام» فَقُلْتُ فَإِنِّي أُطِيقُ أَفْضَلَ مِنْ ذلكَ، فقال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا أَفْضَلَ منْ ذلك" وَلأَنْ أَكُونَ قَبلْتُ الثَّلاثَةَ الأَيَّامِ الّتِي قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَحَبُّ إِليَّ منْ أَهْلِي وَمَالِي.

وفي روايةٍ: «أَلَمْ أُخْبَرْ أَنَّكَ تَصومُ النَّهَارَ وتَقُومُ اللَّيْلَ؟» قلت: بلَى يَا رسول اللّهِ. قال: «فَلا تَفْعل: صُمْ وأَفْطرْ، ونَمْ وقُمْ فَإِنَّ لجَسَدكَ عليْكَ حقًّا، وإِنَّ لعيْنَيْكَ عَلَيْكَ حَقًّا وَإِنَّ لزَوْجِكَ عليْك حَقًّا، وَإِنَّ لزَوْرك عَلَيْكَ حَقًّا، وإِنَّ بحَسْبكَ أَنْ تَصُومَ فِي كُلِّ شَهْرٍ ثَلاثَةَ أَيَّامٍ، فَإِنَّ لَكَ بِكُلِّ حَسَنةٍ عشْرَ أَمْثَالِهَا، فَإن ذلك صِيَامُ الدَّهْرِ» فشَدَّدْتُ فَشُدِّدَ عَلَيَّ، قُلْتُ: يا رسول اللّه إنّي أَجِدُ قُوَّةً، قال: «صُمْ صِيَامَ نَبِيِّ اللّهِ داوُدَ وَلا تَزِدْ عَلَيْهِ» قلت: وما كَانَ صِيَامُ داودَ؟ قال: «نِصْفُ الدهرِ» فكَان عَبْدُ اللّهِ يقول بعْد مَا كَبِر: يالَيْتَنِي قَبِلْتُ رُخْصةَ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم.

وفي رواية: «أَلَمْ أُخْبَرْ أَنَّك تَصُومُ الدَّهرِ، وَتَقَرَأُ الْقُرْآنَ كُلَّ لَيْلَة؟» فَقُلْتُ: بَلَى يا رسولَ اللّهِ، ولَمْ أُرِدْ بذلِكَ إِلاّ الْخيْرَ، قَالَ: «فَصُمْ صَوْمَ نَبِيِّ اللّهِ داودَ، فَإِنَّه كَانَ أَعْبَدَ النَّاسِ، واقْرأْ الْقُرْآنَ في كُلِّ شَهْرٍ" قُلْت: يَا نَبِيِّ اللّهِ إِنِّي أُطِيق أَفضل مِنْ ذلِكَ؟ قَالَ: «فَاقْرَأْه فِي كُلِّ عِشرِينَ» قُلْت: يَا نبيِّ اللّهِ إِنِّي أطِيق أفضَل مِنْ ذَلِكَ؟ قَالَ: «فَاقْرَأْهُ فِي كُلِّ عشْر» قُلْت: يَا نَبِيَّ اللّهِ إِنِّي أطِيق أفضلَ مِنْ ذلِكَ؟ قَالَ: «فَاقْرَأه في كُلِّ سَبْعٍ وَلاَ تَزِدْ عَلَى ذَلِكَ» فَشَدَّدْتُ فَشُدِّدَ عَلَيَّ، وقَالَ لِي النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّكَ لاَ تَدْرِي لَعلَّكَ يَطُول بِكَ عُمُرٌ» قالَ:

فَصِرْت إِلَى الَّذِي قَالَ لِي النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَلَمَّا كَبِرْتُ وَدِدْتُ أَنِّي كنت قَبِلْت رخْصَةَ نَبِيِّ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم.

وفي رواية: «وَإِنَّ لوَلَدِكَ عليْكَ حَقًّا» وفي روايةٍ: «لا صَامَ من صَامَ الأَبَدَ» ثَلاثاً. وفي روايةٍ: «أَحَبُّ الصِّيَامِ إِلَى اللَّه تَعَالَى صِيَامُ دَاوُدَ، وَأَحبُّ الصَّلاةِ إِلَى اللَّهِ تَعَالَى صَلاةُ دَاوُدَ: كَانَ يَنَامُ نِصْفَ اللَّيلِ، وَيَقُومُ ثُلُثَهُ، وَيَنَامُ سُدُسَهُ، وَكَانَ يَصُومُ يوْماً ويُفْطِرُ يَوْماً، وَلا يَفِرُّ إِذَا لاقَى».

وفي رواية قَالَ: أَنْكَحَنِي أَبِي امْرَأَةً ذَاتَ حسَبٍ، وكَانَ يَتَعَاهَدُ كَنَّتَهُ أي: امْرَأَة ولَدِهِ فَيسْأَلُهَا عَنْ بَعْلِهَا، فَتَقُولُ لَهُ: نِعْمَ الرَّجُلُ مِنْ رجُل لَمْ يطَأْ لنَا فِرَاشاً ولَمْ يُفَتِّشْ لنَا كَنَفاً مُنْذُ أَتَيْنَاهُ فَلَمَّا طالَ ذَلِكَ عليه ذكَرَ ذلِكَ لِلنَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. فقَالَ: «الْقَنِي به" فلَقيتُهُ بَعْدَ ذلك فقَالَ: «كيفَ تَصُومُ؟" قُلْتُ كُلَّ يَوْم، قَالَ: «وَكَيْفَ تَخْتِمُ؟" قلتُ: كُلَّ لَيلة، وذَكَر نَحْوَ مَا سَبَق وكَان يقْرَأُ عَلَى بعْض أَهْلِه السُّبُعَ الَّذِي يقْرؤُه، يعْرِضُهُ مِن النَّهَارِ لِيكُون أخفَّ عليهِ بِاللَّيْل، وَإِذَا أراد أَنْ يَتَقَوَّى أفْطَر أَيَّاماً وَأَحصَى وصَام مِثْلَهُنَّ كَراهِيةَ أَن يتْرُك شيئاً فارقَ علَيهِ النَّبِي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم.

كُلُّ هذِه الرِّوَايات صحيحةٌ مُعْظَمُهَا فِي الصَّحيحيْنَ وقليلٌ منْهَا في أَحَدِهِما.

**150/9** ـ ئەبۇمۇھەممەد ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ رىۋايەت قىلىنىدۇ، مېنىڭ الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن ھاياتلا بولسام ھەركۈنى روزا تۇتىمەن ۋە ھەركېچىسى ناماز ئوقۇيمەن، دېگەن سۆزۈم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خەۋەر قىلىنىپتۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەندىن: «سەن شۇنداق دېدىڭمۇ؟» دەپ سورىدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئاتا ـ ئانام ساڭا پىدا بولسۇن، مەن ھەقىقەتەن شۇ گەپلەرنى قىلدىم، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شەكسىز سەن شۇنداق قىلىشقا قادىر بولالمايسەن، بەزى كۈنلىرى روزا تۇتقىن ۋە بەزى كۈنلىرى روزىسىز يۈرگىن، كېچىنىڭ بىر قىسمىدا ئۇخلىغىن ۋە بىر قىسمىدا قوپۇپ ئىبادەت قىلغىن (رامىزاندىن باشقا) ھەر بىر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتقىن. ھەقىقەتەن بىر ياخشىلىققا ئون ھەسسە ساۋاب بېرىلىدۇ. ئاشۇنداق قىلىپ ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش يىل بويى روزا تۇتقانغا ئوخشاش ھېسابلىنىدۇ» دېدى. مەن: مەن ئۇنىڭدىن ئارتۇقراق قىلىشقا قادىر بولالايمەن دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداق بولسا بىر كۈن روزا تۇتۇپ ئىككى كۈن تۇتمىغىن» دېدى. مەن: ئۇنىڭدىنمۇ ئارتۇقراق قىلىشقا قادىر بولالايمەن دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداق بولسا بىر كۈن تۇتۇپ بىر كۈن تۇتما. ئاشۇ داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ روزىسى بولۇپ، ئەڭ نورمال روزىدۇر» دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «ئۇ ئەڭ ئەۋزەل روزىدۇر» دېدى. مەن: ئۇنىڭدىنمۇ ئارتۇقراق قىلىشقا قادىر بولالايمەن، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنىڭدىنمۇ ئەۋزەلرەكى يوق» دېدى. ئەمەلىيەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا دېگەن ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇشنى قوبۇل قىلغىنىم مەن ئۈچۈن ئەھلىمدىن ۋە مال ـ بىساتىمدىن ياخشى بولار ئىكەن، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساڭا: «سېنى كۈندۈزى روزا تۇتۇپ، كېچىسى ئۇخلىماي ناماز ئوقۇيدىكەن دەپ ئاڭلىدىمغۇ؟» دېدى. مەن: شۇنداق، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداق قىلمىغىن، بەزى كۈنلىرى روزا تۇتقىن ۋە بەزى كۈنلىرى روزىسىز

يۈرگىن، كېچىنىڭ بىر قىسمىدا ئۇخلىغىن ۋە بىر قىسمىدا قوپۇپ ئىبادەت قىلغىن. بەدىنىڭ ھەققەتەن سەندە ھەققى بار. كۆزۈڭنىڭمۇ سەندە ھەققى بار. ئاياللىڭنىڭمۇ ۋە زىيارەت قىلىپ كەلگۈچىنىڭمۇ سەندە ھەققى بار. ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتساڭ ساڭا كۇپايە قىلىدۇ. ھەققەتەن بىر ياخشىلىققا ئون ھەسسە ساۋاب بېرىلىدۇ. شۇنداق قىلىپ ھەرئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش يىل بويى روزا تۇتقانغا ئوخشاش ھېسابلىنىدۇ» دېدى. مەن بۇنىڭدىنمۇ كۆپرەك تۇتۇشنى تەلەپ قىلىپ تۇرىۋالغىنىم ئۈچۈن، ماڭا شۇنىڭدىنمۇ كۆپرەك يۈكلەندى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ھەققەتەن مەندە كۈچ - قۇۋۋەت بار، دېدىم . پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن الله نىڭ پەيغەمبىرى داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ روزىسىنى تۇتقىن، ئۇنىڭدىن ئارتۇق قىلىۋەتمىگىن» دېدى. مەن داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ روزىسى قانداق ئىدى، دېدىم . پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىر يىلنىڭ يېرىمىدا تۇتۇش (يەنى بىر كۈن تۇتۇپ، بىر كۈن تۇتماسلىق)» دېدى، دېيىلگەن.

ئابدۇللاھ قېرىغاندا مۇنداق دەيتتى: ئى ئىسىت! مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ رۇخسىتىنى (ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇشنى) قوبۇل قىلسام بوپتىكەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «سېنىڭ يىل بويى روزا تۇتىدىغانلىقىڭنى ۋە بۇنىڭدىن ھەر كېچىدە بىر قېتىم قۇرئاننى ئۆتكۈزىدىغانلىقىڭنى ئاڭلىدىمغۇ؟» دېدى. مەن: شۇنداق، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن بۇنىڭدىن پەقەت ياخشىلىقنىلا ئىرادە قىلدىم، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ روزىسىنى تۇتقىن. ھەققەتەن ئۇ كىشىلەرنىڭ ئەڭ ئىبادەت قىلغۇچىسى ئىدى. قۇرئاننى ئايدا بىر قېتىم ئۆتكۈزگىن» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن ئۇنىڭدىنمۇ ئارتۇققا تاقەت قىلالايمەن، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداقتا قۇرئاننى 20 كۈندە بىر قېتىم ئۆتكۈزگىن» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن ئۇنىڭدىنمۇ ئارتۇققا تاقەت قىلالايمەن، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: « ئون كۈندە بىر قېتىم ئۆتكۈزگىن» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن ئۇنىڭدىنمۇ ئارتۇققا تاقەت قىلالايمەن، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يەتتە كۈندە بىر قېتىم ئۆتكۈزگىن، ئۇنىڭدىن ئاشۇرۋەتمىگىن» دېدى. مەن بۇنىڭدىنمۇ ئارتۇق قىلىشنى تەلەپ قىلغانلىقىم ئۈچۈن ماڭا بۇنىڭدىنمۇ كۆپرەك يۈكلەندى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: سەن بىلمەيسەن، ئېھتىمال سېنىڭ ئۆمرۈڭ ئۇزۇن بولىشى مۇمكىن (قېرىغاندا تاقەت قىلالمايسەن)، دېدى. مەن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دېگەن ياشقا يەتتىم. ياش چوڭايغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ رۇخسىتىنى قوبۇل قىلسامچۇ دەپ ئويلاپ كەتتىم.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «سەندە باللىرىڭنىڭ ھەققى بار» دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يىل بويى روزا تۇتقان ئادەمنىڭ روزىسى روزا ھېسابلانمايدۇ» دېگەن سۆزنى ئۈچ تەكرارلىغان دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «الله تائالاغا ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان روزا داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ روزىسىدۇر. الله تائالا ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان ناماز داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ نامىزىدۇر. ئۇ كېچىنىڭ يېرىمىغىچە ئۇخلايتتى، ئاندىن كېچىنىڭ قالغان يېرىمىنىڭ ئىككى قىسمىدا ناماز ئوقۇيتتى، ئاخىرقى بىر قىسمىدا ئۇخلايتتى. روزىنى بىر كۈن تۇتۇپ، بىر كۈن تۇتمايتتى ۋە دۈشمەنگە ئۇچراشسا قاچمايتتى» دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە، ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى مۇنداق دەيدۇ: دادام مېنى ئېسىل نەسەبلىك بىر ئايالغا ئۆيلەپ قويدى. ئۇ قاچانلا بولسۇن ئۆزىنىڭ كېلىنىنى يوقلاپ تۇراتتى. ئۇ ئايالىمدىن مېنىڭ ئەھۋالىمنى

سورىدى. ئايالىم ئۇنىڭغا: نىمە دېگەن ياخشى ئەر! بىز كەلگەندىن بۇيان ئۇ بىزنىڭ كۆرپىلىرىمىزنى دەسسەپمۇ قويمىدى ۋە بىزنىڭ پەردىلىرىمىزنى ئېچىپمۇ قويمىدى، دېدى. بۇ ئىش خېلى ئۇزۇن داۋام قىلدى. شۇنىڭ بىلەن دادام بۇ ئەھۋالنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بالاڭنى مەن بىلەن كۆرۈشتۈرگىن» دېدى. شۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن كۆرۈشتۇم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قانداق روزا تۇتىسەن؟» دېدى. مەن: ھەر كۈنى، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قۇرئاننى قانداق تامام قىلىسەن؟» دېدى. مەن: ھەر كېچە، دېدىم. ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى بۇ سۆزىدىن كېيىن يۇقىرىدىكى سۆزلەنگەن ئەھۋاللارنى بايان قىلىپ ئۆتتى.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى كېچىدە يەتتىدىن بىر قىسمىنى ئوقۇپ بېرەتتى. بەزى ۋاقىتلاردا كۈچلىنىۋېلىشنى ئىرادە قىلىپ بىر نەچچە كۈن روزا تۇتمايتتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىدا قىلغان ئەمەللىرىدىن بىرەر نەرسىنى تەرك ئېتىشنى ياقتۇرمىغانلىقى ئۈچۈن شۇ روزا تۇتمىغان كۈنلەرنىڭ قازاسىنى قىلىۋالاتتى[1]. [بۇخارىدىن]

151/10– وعن أَبِي ربْعِيٍّ حنْظَلَةَ بنِ الرَّبيع الأُسيدِيِّ الْكَاتِب أَحدِ كُتَّابِ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: لَقِينَي أَبُو بَكْر رضي اللَّه عنه فقال: كَيْفَ أَنْتَ يا حنْظَلَةُ؟ قُلْتُ: نَافَقَ حنْظَلَةُ، قَالَ: سُبْحانَ اللَّه ما تقُولُ؟، قُلْتُ: نَكُونُ عِنْد رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُذكِّرُنَا بالْجنَّةِ والنَّارِ كأَنَّا رأْيَ عين، فَإِذَا خَرجنَا مِنْ عِنْدِ رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عافَسنَا الأَزْوَاجَ وَالأَوْلادَ وَالضَّيْعاتِ نَسينَا كَثِيراً قال أَبُو بكْر رضي اللَّه عنه: فَواللَّهِ إِنَّا لنَلْقى مِثْلَ هَذَا فانْطلقْتُ أَنَا وَأَبُو بَكْر حتى دخَلْنَا علَى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. فقُلْتُ نافَقَ حنْظَلَةُ يا رسول اللَّه، فقالَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ومَا ذَاكَ؟» قُلْتُ: يا رسولَ اللَّه نُكونُ عِنْدك تُذَكِّرُنَا بالنَّارِ والْجنَةِ كَأَنَّا رأْيَ العَيْنِ فَإِذَا خَرَجْنَا مِنْ عِنْدِكَ عَافَسنَا الأَزواج والأَوْلاَدَ والضَّيْعاتِ نَسِينَا كَثِيراً. فقال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «وَالَّذِي نَفْسِي بِيدِهِ أَن لَوْ تَدُومُونَ عَلَى مَا تَكُونُونَ عِنْدِي وَفِي الذِّكْر لصَافَحتْكُمُ الملائِكَةُ عَلَى فُرُشِكُم وفي طُرُقِكُم، وَلَكِنْ يا حنْظَلَةُ ساعةً وساعةً» ثَلاثَ مرَّاتٍ، رواه مسلم.

قوله: «رِبْعِيٌّ» بكسر ا لراء. «الأُسيِّدِي» بضم الهمزة وفتح السين وبعدها ياء مكسورة مشدَّدة، وقوله: «عافسنا» هو بالعين والسين المهملتين، أي: عالجنا ولاعبنا. «الضيعات»: المعايش.

**151/10** ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كاتىپلىرىنىڭ بىرى بولغان ھەنزەلە ئىبنى رەبىئ ئۇسەيدىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ماڭا ئۇچرىشىپ قېلىپ: ئى ھەنزەلە! قانداق تۇرىۋاتىسەن؟ دېدى. مەن: ھەنزەلە مۇناپىقلىق قىلدى، دېدىم. ئۇ: سۇبھانەللاھ! نىمە دەۋاتىسەن؟ دېدى. مەن: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا بولىمىز، ئۇ بىزگە جەننەت ۋە دوزاخلارنى سۆزلەپ بەرسە گويا بىز ئۇلارنى ئۆز كۆزىمىز بىلەن كۆرىۋاتقاندەك ھېسسىياتتا بولىمىز، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدىن چىقساقلا ئاياللىرىمىز، بالىلىرىمىز ۋە تۇرمۇش ئىشلىرىمىز بىلەن بولۇپ كېتىپ، نۇرغۇن نەرسىلەرنى ئۇنتۇپ قالىمىز، دېدىم. ئەبۇبەكرى

[1] بۇ ھەدىسلەردە روزا تۇتۇشنىڭ ئەڭ يۇقىرى چېكى بىر كۈن روزا تۇتۇپ، بىر كۈن تۇتماسلىق دەپ ئېنىق كۆرسىتىلگەن، ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى شۇ بويىچە روزا تۇتقان بولۇشى، بەزى ۋاقىتلاردا كۈچلىنىۋېلىشى ئۈچۈن ئارقا ـ ئارقىدىن بىر قانچە كۈن روزا تۇتمىغان بولۇشى، كېيىن شۇ قالغان كۈنلەرنىڭ روزىسىنى تۇتقان بولۇشى مۇمكىن.

رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بىزمۇ مۇشۇنداق ئەھۋالغا ئۇچرايمىز، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئىككىمىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بېرىپ، ئۇلارنىڭ يېنىغا كىردۇق. مەن: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! ھەنزەلە مۇناپىقلىق قىلدى، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ نېمە ئىش؟» دېدى. مەن: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! سېنىڭ قېشىڭدا بولىمىز، سەن بىزگە دوزاخ ۋە جەننەتلەرنى سۆزلەپ بەرسەڭ، بىز ئۇلارنى ئەينەن كۆرگەندەك بولىمىز. سېنىڭ قېشىڭدىن چىقىپ كەتكەن چاغدا، ئاياللىرىمىز، بالىلىرىمىز ۋە تۇرمۇش ئىشلىرىمىزغا بېرىلىپ كېتىپ نۇرغۇن نەرسىلەرنى ئۇنتۇپ كېتىمىز، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مېنىڭ جېنىم ئىلكىدە بولغان زات اللە بىلەن قەسەمكى، ئەگەر سىلەر مېنىڭ ئالدىمدا بولغان ھالىتىڭلاردا ۋە اللە غا بولغان زىكرىدە داۋاملىق بولغان بولساڭلار، ئەلۋەتتە سىلەر بىلەن كۆرۈشۈش ئۈچۈن پەرىشتىلەر ئۆيلىرىڭلاردا ۋە يوللىرىڭلاردا ئۇچرىشىپ تۇراتتى. ئى ھەنزەلە! سەن بىر سائەتنى ئاخىرەتكە، بىر سائەتنى دۇنياغا ئاجراتقىن» دەپ ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. [مۇسلىمدىن]

152/11 ـ وعن ابن عباس رضي اللَّه عنهما قال: بيْنما النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَخْطُبُ إِذَا هُوَ بِرجُلٍ قَائِمٍ، فسأَلَ عَنْهُ فَقَالُوا: أَبُو إِسْرائيلَ نَذَر أَنْ يَقُومَ فِي الشَّمْس وَلا يقْعُدَ، ولا يستَظِلَّ ولا يتَكَلَّمَ، ويصومَ، فَقالَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مُرُوهُ فَلْيَتَكَلَّمْ ولْيَستَظِلَّ وليقعد ولْيُتِمَّ صومَهُ» رواه البخاري.

**152/11 ـ** ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۆزلەۋاتقان ۋاقىتتا بىر كىشىنىڭ ئۆرە تۇرغانلىقىنى كۆرۈپ باشقىلاردىن ئۇ كىشى توغرۇلۇق سورىدى. كىشىلەر: ئۇ ئەبۇئىسرائىل دېگەن كىشىدۇر، ئۇ كۈندە قاقلىنىپ ئۆرە تۇرۇشنى، ئولتۇرماسلىقنى، سايىدىماسلىقنى، گەپ قىلماسلىقنى، روزا تۇتۇشنى اللە يولىدا نەزىر قىلىپتۇ دېدى . پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنىڭغا دەڭلار، گەپ قىلسۇن، سايىدىسۇن، ئولتۇرسۇن، لېكىن روزىسىنى داۋاملاشتۇرىۋەرسۇن» دېدى. [بۇخارىدىن]

## 15 ـ باب

## ئەمەللەرنى مۇھاپىزەت قىلىش توغرىسىدا

**اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ:** ﴿أَلَمْ يَأْنِ لِلَّذِينَ آمَنُوا أَنْ تَخْشَعَ قُلُوبُهُمْ لِذِكْرِ اللَّهِ وَمَا نَزَلَ مِنَ الْحَقِّ وَلا يَكُونُوا كَالَّذِينَ أُوتُوا الْكِتَابَ مِنْ قَبْلُ فَطَالَ عَلَيْهِمُ الْأَمَدُ فَقَسَتْ قُلُوبُهُمْ﴾ ﴿مۆمىنلەرگە ئۇلارنىڭ دىللىرى اللە نىڭ زىكرىگە ۋە نازىل بولغان ھەقىقەتكە (يەنى قۇرئان ئايەتلىرىگە) ئېرىيدىغان ۋاقىت يەتمىدىمۇ؟ ئۇلار ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) دەك بولمىسۇن، (ئۇلار بىلەن پەيغەمبەرلىرىنىڭ ئارىلىقىدىكى) زامانىنىڭ ئۇزىرىشى بىلەن ئۇلارنىڭ دىللىرى قېتىپ كەتتى﴾[1] ﴿وَقَفَّيْنَا بِعِيسَى ابْنِ مَرْيَمَ وَآتَيْنَاهُ الْإِنْجِيلَ وَجَعَلْنَا فِي قُلُوبِ الَّذِينَ اتَّبَعُوهُ رَأْفَةً وَرَحْمَةً وَرَهْبَانِيَّةً ابْتَدَعُوهَا مَا كَتَبْنَاهَا عَلَيْهِمْ إِلَّا ابْتِغَاءَ رِضْوَانِ اللَّهِ فَمَا رَعَوْهَا حَقَّ رِعَايَتِهَا﴾ ﴿مەريەم ئوغلى ئىسانى ئەۋەتتۇق، ئۇنىڭغا ئىنجىلنى ئاتا قىلدۇق، ئۇنىڭغا ئەگەشكەنلەرنىڭ دىللىرىغا شەپقەت ۋە مېھرىبانلىقنى سالدۇق،

---

[1] سۈرە ھەدىد 16 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

رەھبانىيەتنى ئۇلار ئۆزلىرى پەيدا قىلدى، ئۇلارغا ئۇنى بىز بىكىتمىدۇق، ئۇلار ئۇنى پەقەت الله نىڭ رازىلىقىنى تىلەپ (پەيدا قىلدى)، لېكىن ئۇلار ئۇنىڭغا لايىق دەرىجىدە ئەمەل قىلمىدى﴾[1] ﴿وَلا تَكُونُوا كَالَّتِي نَقَضَتْ غَزْلَهَا مِنْ بَعْدِ قُوَّةٍ أَنْكَاثاً﴾ ﴿سىلەر پىششىق ئىگىرگەن يىپىنى چۇۋۇپ پارچە ـ پارچە قىلىۋەتكەن خوتۇندەك بولماڭلار﴾[2] ﴿وَاعْبُدْ رَبَّكَ حَتَّى يَأْتِيَكَ الْيَقِينُ﴾ ﴿سەن ئۆزەڭگە ئۆلۈم كەلمىگەنگە (يەنى ئەجىلىڭ يەتكەنگە) قەدەر پەرۋەردىگارىڭغا ئىبادەت قىلغىن﴾[3].

وأما الأحاديث؛ فمنها حديث عائشة: وكان أحب الدين إليه ما داوم صاحبه عليه. وقد سبق في الباب قبله.

بۇ ھەقتە نۇرغۇنلىغان ھەدىسلەر بار، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن: ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ الله غا ئىبادەتلەرنىڭ ئەڭ سۆيۈملۈك بولغىنى، شۇ ئەمەل ئىگىلىرىنىڭ داۋاملىق تاشلىماي قىلغان ئەمەللىرىدۇر، دېگەن ھەدىسىدۇر. بۇ ھەقتە ئىلگىرىكى بابتا توختالغان ئىدۇق.

153/1 ـ وعن عمرَ بن الخطاب رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ نَامَ عَنْ حِزْبِهِ مِنَ اللَّيْل، أَو عَنْ شَيْءٍ مِنْهُ فَقَرأَه ما بيْنَ صلاةِ الْفَجرِ وَصلاةِ الظهرِ، كُتب لَهُ كأنما قرأَهُ مِن اللَّيْلِ» رواه مسلم.

**153/1 ـ** ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئۆزىنىڭ كېچىلىك ئوقۇيدىغان ۋەزىپىسىنى ئوقۇماي ياكى بەزىسىنى ئوقۇيالماي ئۇخلاپ قالسا، ئاندىن ئۇنى بامداد نامىزى بىلەن پېشىن نامىزىنىڭ ئارىسىدائوقۇۋالسا، ئۇنىڭغا كېچىدە ئوقۇغاندەك ئوقۇغانغا ئوخشاش ئەجىر يېزىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

154/2 ـ وعن عبدِ اللَّه بنِ عمرو بنِ العاص رضي اللَّه عنهما قال: قال لي رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَا عبْدَ اللَّه لا تَكُنْ مِثلَ فُلانٍ، كَانَ يقُومُ اللَّيْلَ فَتَركَ قِيامَ اللَّيْل» متفقٌ عليه

**154/2 ـ** ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «ئى ئابدۇللاھ! سەن پالانىغا ئوخشاش بولمىغىن، ئۇ كېچىلىرى ناماز ئوقۇش ئۈچۈن ئورنىدىن تۇراتتى. كېيىن كېچىدە ناماز ئوقۇشنى تاشلىۋەتتى»، دېگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

155/3 ـ وعن عائشةَ رضي اللَّه عنها قالت: كان رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذَا فَاتَتْهُ الصَّلاةُ مِنْ اللَّيْلِ مِنْ وجعٍ أَوْ غيْرِهِ، صلَّى مِنَ النَّهَارِ ثِنْتَيْ عشْرَةَ ركعةً رواه مسلم.

**155/3 ـ** ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەگەر كېسەل ياكى باشقا سەۋەبلەردىن كېچىلىك نامىزىنى ئوقۇيالماي قالغان بولسا، ئۇنى كۈندۈزى 12 رەكئەت قىلىپ تولدۇرۇۋالاتتى. [مۇسلىمدىن]

## 16 ـ باب

[1] سۈرە ھەدىد 27 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە نەھل 92 ـ ئايەت.
[3] سۈرە ھىجر 99 ـ ئايەت.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەدەب ـ ئەخلاقلىرىغا ۋە سۈننىتىگە رىئايە قىلىشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَا آتَاكُمُ الرَّسُولُ فَخُذُوهُ وَمَا نَهَاكُمْ عَنْهُ فَانْتَهُوا﴾ ﴿پەيغەمبەر سىلەرگە بەرگەننى ئېلىڭلار، پەيغەمبەر چەكلىگەن نەرسىدىن چەكلىنىڭلار﴾[1] ﴿وَمَا يَنْطِقُ عَنِ الْهَوَى. إِنْ هُوَ إِلَّا وَحْيٌ يُوحَى﴾ ﴿(ئۇ) ئۆز نەپسى خاھىشى بويىچە سۆزلىمەيدۇ. پەقەت ئۇنىڭغا نازىل قىلىنغان ۋەھيىنىلا سۆزلەيدۇ﴾[2] ﴿قُلْ إِنْ كُنْتُمْ تُحِبُّونَ اللَّهَ فَاتَّبِعُونِي يُحْبِبْكُمُ اللَّهُ وَيَغْفِرْ لَكُمْ ذُنُوبَكُمْ﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، « ئەگەر سىلەر اللہ نى دوست تۇتساڭلار، ماڭا ئەگىشىڭلاركى، اللہ سىلەرنى دوست تۇتىدۇ، ( ئۆتكەنكى) گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ﴾[3] ﴿لَقَدْ كَانَ لَكُمْ فِي رَسُولِ اللَّهِ أُسْوَةٌ حَسَنَةٌ لِمَنْ كَانَ يَرْجُو اللَّهَ وَالْيَوْمَ الْآخِرَ﴾ ﴿سىلەرگە ـ اللہ نى، ئاخىرەت كۈنىنى ئۈمىد قىلغان ۋە اللہ نى كۆپ ياد ئەتكەنلەرگە ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەلۋەتتە ياخشى ئۈلگىدۇر﴾[4] ﴿فَلا وَرَبِّكَ لا يُؤْمِنُونَ حَتَّى يُحَكِّمُوكَ فِيمَا شَجَرَ بَيْنَهُمْ ثُمَّ لا يَجِدُوا فِي أَنْفُسِهِمْ حَرَجاً مِمَّا قَضَيْتَ وَيُسَلِّمُوا تَسْلِيماً﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد!) پەرۋەردىگارىڭ بىلەن قەسەمكى، ئۇلار (يەنى مۇناپىقلار) ئۆز ئارىسىدىكى دەتالاشقا سېنى ھۆكۈم چىقىرىشقا تەكلىپ قىلمىغىچە، ئاندىن سېنىڭ چىقارغان ھۆكۈمىڭگە ئۇلارنىڭ دىللىرىدىكى قىلچە غۇم بولسىمۇ يوقالمىغىچە ۋە ئۇلار پۈتۈنلەي بويسۇنمىغىچە ئىمان ئېيتقان بولمايدۇ﴾[5] ﴿فَإِنْ تَنَازَعْتُمْ فِي شَيْءٍ فَرُدُّوهُ إِلَى اللَّهِ وَالرَّسُولِ﴾ ﴿ئەگەر سىلەر بىرەر شەيئىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساڭلار، بۇ توغرىدا اللہ غا ۋە پەيغەمبەرگە مۇراجىئەت قىلىڭلار﴾[6] ﴿مَنْ يُطِعِ الرَّسُولَ فَقَدْ أَطَاعَ اللَّهَ﴾ ﴿كىمكى پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىدىكەن، ئۇ اللہ غا ئىتائەت قىلغان بولىدۇ﴾[7] ﴿وَإِنَّكَ لَتَهْدِي إِلَى صِرَاطٍ مُسْتَقِيمٍ﴾ ﴿شەك ـ شۈبھىسىزكى سەن توغرا يولغا باشلايسەن﴾[8] ﴿فَلْيَحْذَرِ الَّذِينَ يُخَالِفُونَ عَنْ أَمْرِهِ أَنْ تُصِيبَهُمْ فِتْنَةٌ أَوْ يُصِيبَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ﴾ ﴿پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىلار (دۇنيانىڭ چوڭ بىر) پىتنىگە يولۇقۇشتىن، يا (ئاخىرەتتە) قاتتىق بىر ئازابقا دۇچار بولۇشتىن قورقسۇن﴾[9] ﴿وَاذْكُرْنَ مَا يُتْلَى فِي بُيُوتِكُنَّ مِنْ آيَاتِ اللَّهِ وَالْحِكْمَةِ﴾ ﴿ئۆيلىرىڭلاردا اللہ نىڭ ئايەتلىرىدىن ۋە ھېكمەت (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرى) تىن ئوقۇلۇۋاتقان نەرسىلەرنى ياد ئېتىڭلار﴾[10].

[1] سۈرە ھەشر 7 ـ ئايەت.
[2] سۈرە نەجم 3 ـــ 4 ـ ئايەتلەر.
[3] سۈرە ئال ئىمران 31 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە ئەھزاب 21 ـ ئايەت.
[5] سۈرە نىسا 65 ـ ئايەت.
[6] سۈرە نىسا 59 ـ ئايەت.
[7] سۈرە نىسا 80 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[8] سۈرە شۇرا 52 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[9] سۈرە نۇر 63 ـ ئايەت.
[10] سۈرە ئەھزاب 34 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

156/1– فالأَوَّلُ: عنْ أَبِي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عنه عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «دَعُونِي ما تَرَكْتُكُمْ: إِنَّما أَهْلَكَ من كَانَ قبْلكُم كَثْرةُ سُؤَالِهِمْ، وَاخْتِلافُهُمْ عَلَى أَنْبيائِهِمْ، فَإِذا نَهَيْتُكُمْ عنْ شَيْءٍ فاجْتَنِبُوهُ، وَإِذا أَمَرْتُكُمْ بأَمْرٍ فَأْتُوا مِنْهُ ما اسْتَطَعْتُمْ» متفقٌ عليه.

**156/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن سىلەرنى قانداق ھالەتتە قالدۇرغان بولسام، سىلەرمۇ مېنى ئۆز ھالىمدا قويۇڭلار، (مەن سىلەرگە سۆزلەپ بەرگەن نەرسىلەرنى تولا سوراش ئارقىلىق ئۆزەڭلارغا قىيىنچىلىق توغدۇرۇۋالماڭلار). سىلەردىن ئىلگىركىلەرنى ئۇلارنىڭ كۆپ سوئال سوراش ۋە پەيغەمبەرلىرى بىلەن قارشىلىشىشى ھالاك قىلدى. ئەگەر مەن سىلەرنى بىر نەرسىدىن چەكلىسەم ئۇنىڭدىن يىنىڭلار. سىلەرنى بىرەر نەرسىگە بۇيرىسام سىلەر ئىمكانىيىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە ئۇنى ئادا قىلىڭلار»[1]. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

157/2 ـ عَنْ أَبِي نَجيحٍ الْعِرْباضِ بْنِ سَارِيَة رضي اللَّه عنه قال: وَعَظَنَا رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَوْعِظَةً بليغةً وَجِلَتْ مِنْهَا الْقُلُوبُ وَذَرَفَتْ مِنْهَا الْعُيُون، فقُلْنَا: يا رَسولَ اللَّه كَأَنَهَا موْعِظَةُ مُوَدِّعٍ فَأَوْصِنَا. قال: «أُوصِيكُمْ بِتَقْوى اللَّه، وَالسَّمْعِ وَالطَّاعَةِ وإِنْ تَأَمَّر عَلَيْكُمْ عَبْدٌ حبشيٌ، وَأَنَّهُ مَنْ يَعِشْ مِنْكُمْ فَسَيرى اخْتِلافاً كثِيرا. فَعَلَيْكُمْ بسُنَّتي وَسُنَّةِ الْخُلُفَاءِ الرَّاشِدِينَ الْمَهْدِيِّينَ، عضُّوا عَلَيْهَا بالنَّواجِذِ، وإِيَّاكُمْ ومُحْدثَاتِ الأُمُورِ فَإِنَّ كُلَّ بِدْعَةٍ ضلالَةٌ» رواه أَبو داود، والترمذِي وقال حديث حسن صحيح.

"النَّواجِذُ" بالذال المعجمة: الأَنْيَابُ، وقيلَ: الأَضْرَاسُ.

**157/2** ـ ئىرباز ئىبنى سارىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ناھايىتى تەسىرلىك بىر نەسىھەت قىلدىكى، ئۇنىڭدىن قەلبلىرىمىز تىترەپ كەتتى. كۆزلىرىمىزدىن ياش تۆكۈلدى. بىز: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بۇ ۋەز ـ نەسىھەت ۋىدالاشقۇچىنىڭ سۆزلىرىگە ئوخشاپ كەتتى. بىزگە يەنە نەسىھەت قىلغىن، دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەرگە الله دىن قورقىشقا، ئەگەر ئىچىڭلاردا بىر قارا تەنلىك قۇل باشلىق بولسىمۇ، ئۇنىڭ بۇيرىقىنى ئاڭلاشقا ۋە ئىتائەت قىلىشقا نەسىھەت قىلىمەن، ئىچىڭلاردىن كىمكى ئۇزۇن ياشىسا كۆپ ئىختىلاپلارنى كۆرىدۇ. سىلەر مېنىڭ سۈننىتىمنى ۋە ئۆزى توغرا يولدا بولغۇچى ۋە باشقىلارنى توغرا يولغا باشلىغۇچى خەلىپىلەرنىڭ سۈننىتىنى چىڭ تۇتۇڭلار ۋە ئۇنىڭغا چىشىڭلارنى چىشلەپ تۇرۇپ ئەمەل قىلىڭلار. بىدئەت ئىشلاردىن ھەزەر ئەيلەڭلار، ھەقىقەتەن ھەر قانداق بىدئەت ئازغۇنلۇقتۇر» دېدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]



[1] دىن دۈشمەنلىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆپ سوئال سورىماڭلار دېگەن ھەدىسىنى دەستەك قىلىپ ئىسلام دىنى تەپەككۇرنى بوغىدۇ. ئىلىمدە چوڭقۇرلۇششىنى ۋە ئىلگىرى سۈرۈشىنى خالىمايدۇ، دەپ بوھتان چاپلايدۇ. ئەمەلىيەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەن سىلەرگە سۆزلەپ بەرگەن نەرسىنى سورىماڭلار دېگىنى، سوئالىڭلارغا جاۋابەن الله تەرەپتىن ئەمەل قىلىشىڭلارغا تېگىشلىك مەسىللەر ئوتتۇرىغا چۈشۈپ قالسا، سىلەرگە ئۇنى بىجىرىش ئېغىر كېلىپ قالىدۇ، دەپ كۆيۈنگەنلىكتىن بولغان. ھەرگىزمۇ تەپەككۇرىڭلار چوڭقۇرلاپ كەتمىسۇن. بىلىمىڭلار ئېشىپ كەتمىسۇن دېگەنلىك ئەمەس. ئىسلام دىنىنىڭ بىلىم ۋە تەپەككۇرغا نەقەدەر ئەھمىيەت بېرىدىغانلىقىنى بۈيۈك الله نىڭ بىز ئىنسانلارنىڭ بەختى ئۈچۈن چۈشۈرگەن قۇرئان كەرىمنىڭ تۇنجى سۈرىسى "ئەلەق" تىن كۆرىۋالالايمىز.

158/3 ـ عَنْ أَبِي هريرة رضي اللّه عنه أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «كُلُّ أُمَّتِي يدْخُلُونَ الْجنَّةَ إِلاَّ مَنْ أَبِي». قِيلَ وَمَنْ يَأَبى يا رسول اللّه؟ قالَ: «منْ أَطَاعَنِي دَخَلَ الجنَّةَ، ومنْ عصَانِي فَقَدْ أَبِي» رواه البخاري.

**158/3 ـ** ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۈممەتلىرىمنىڭ ھەممىسى جەننەتكە كىرىدۇ، پەقەت يۈز ئۆرىگەن كىشىلەرلا كىرمەيدۇ» دېدى. ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! يۈز ئۆرىگەن كىشى كىم؟ دېيىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ماڭا ئىتائەت قىلغان كىشى جەننەتكە كىرىدۇ. ماڭا ئاسىي بولغان كىشى يۈز ئۆرىگەن بولىدۇ» دېدى. [بۇخارىدىن]

159/4 ـ عن أَبِي مسلِمٍ، وقيلَ: أَبِي إِيَاسٍ سلَمةَ بْنِ عَمْرِو بن الأَكْوَعِ رضي اللّه عنه، أَنَّ رَجُلاً أَكَلَ عِنْدَ رسولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِشِمَالِهِ فقالَ: «كُلْ بِيمِينِكَ» قَالَ: لا أَسْتَطِيعُ قالَ: «لا استطعَت» ما منعَهُ إِلاَّ الْكِبْرُ فَمَا رَفعَها إِلَى فِيهِ، رواه مسلم.

**159/4 ـ** ئەبۇمۇسلىم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا سول قولى بىلەن تاماق يېدى. شۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئوڭ قولۇڭ بىلەن يېگىن» دېدى. ئۇ كىشى: يېيەلمەيمەن دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يېيەلمىگەيسەن» دەۋەتتى. ئۇ كىشىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسىھىتىنى ئاڭلاشتىن ئۇنىڭ كىبىرلىكى يول قويمىغان ئىدى. كېيىن ئۇ كىشى تاكى ئۆلگىچە ئوڭ قولىنى ئاغزى تەرەپكە كۆتۈرەلمىدى. [مۇسلىمدىن]

160/5 ـ عنْ أَبِي عبدِ اللّه النُّعْمَانِ بْنِ بَشِيرٍ رضي اللّه عنهما، قال: سمِعْتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «لَتُسَوُّنَّ صُفُوفَكُمْ أَوْ لَيُخَالِفَنَّ اللّه بَيْنَ وُجُوهِكمْ» متفقٌ عليه

وفي روايةٍ لِمُسْلمٍ: كان رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُسَوِّي صُفُوفَنَا حَتَّى كأَنَّمَا يُسَوي بِهَا الْقِداحَ حَتَّى إِذَا رأَى أَنَّا قَدْ عَقَلْنَا عَنْهُ ثُمَّ خَرَجَ يَوماً، فقامَ حتَّى كَادَ أَنْ يكبِّرَ، فَرأَى رجُلا بادِياً صدْرُهُ فقالَ: «عِبادَ اللّه لَتُسوُّنَّ صُفوفَكُمْ أَوْ لَيُخَالِفَنَّ اللّه بيْن وُجُوهِكُمْ».

**160/5 ـ** نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «سىلەر سەپلىرىڭلارنى تۈز قىلىڭلار. ئۇنداق قىلمايدىكەنسىلەر الله يۈزلىرىڭلارنى بىر ـ بىرىگە قارمۇ قارشى قىلىۋېتىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنىڭ سەپلىرىمىزنى ئوقيانىڭ ئوقىدەك تۈزلەيتتى. تا بىز ئۆگىنىپ بولغىچە ئاشۇنداق قىلغان ئىدى. بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازغا چىقتى. ئاندىن نامازغا تۇرۇشقا تەمشەلدى. ھەتتا ناماز باشلاشقا ئاز قالغاندا بىر سىنىڭ كۆكرىكىنىڭ ئالدىغا چىقىپ قالغانلىقىنى كۆرۈپ: «الله نىڭ بەندىلىرى! سىلەر يا سەپلىرىڭلارنى تۈزەيسىلەر، ياكى ئۇنداق قىلمىساڭلار الله يۈزلىرىڭلارنى بىر ـ بىرىگە قارمۇ قارشى قىلىۋېتىدۇ (يەنى الله ئاراڭلارغا ئىختىلاپ سېلىپ قويىدۇ)» دېدى، دېيىلگەن.

161/6 ـ عن أبي موسى رضي اللّه عنه قال: احْتَرق بيْتٌ بالْمدينَةِ عَلَى أَهلِهِ مِنَ اللَّيْل فَلَمَّا حُدِّث رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِشَأْنِهِمْ قال: «إِنَّ هَذِهِ النَّار عَدُوٌّ لكُمْ، فَإِذَا نِمْتُمْ فَأَطْفِئُوهَا عَنْكُمْ» متَّفقٌ عليه.

161/6 ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كېچىسى مەدىنىدە بىر ئۆي ئائىلىدىكىلىرى بىلەن قوشۇلۇپ كۆيۈپ كەتتى. ئۇلارنىڭ ئىشلىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سۆزلەنگەن چاغدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئوت ھەقىقەتەن سىلەرگە دۈشمەندۇر. سىلەر ئۇخلىغاندا ئوتنى ئۆچۈرۈۋېتىڭلار» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

162/7 ـ عَنْهُ قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ مَثَل مَا بعَثني اللّه بِهِ منَ الْهُدَى والْعلْمِ كَمَثَلَ غَيْثٍ أَصَاب أَرْضاً فكَانَتْ طَائِفَةٌ طَيِبَةٌ، قبِلَتِ الْماءَ فأَنْبَتتِ الْكلأَ والْعُشْبَ الْكثِيرَ، وَكَانَ مِنْهَا أَجَادِبُ أَمسكَتِ الماءَ، فَنَفَعَ اللّه بها النَّاس فَشَرِبُوا مِنْهَا وسَقَوْا وَزَرَعَوا. وأَصَابَ طَائِفَةً منها أُخْرَى، إِنَّمَا هِيَ قِيعانٌ لا تُمْسِكُ ماءً وَلا تُنْبِتُ كَلأً فَذَلِكَ مَثَلُ مَنْ فَقُهَ فِي دِينَ اللّه، وَنَفَعَه بما بعَثَنِي اللّه به، فَعَلِمَ وعَلَّمَ، وَمثلُ مَنْ لَمْ يَرْفَعْ بِذلِكَ رَأْساً وِلَمْ يَقْبَلْ هُدَى اللّهِ الذي أُرْسِلْتُ بِهِ» متفقٌ عليه. « فقُهَ» بِضم الْقَافِ عَلَى الْمَشْهُورِ، وقيلَ: بِكَسْرِهَا، أَيْ: صارَ فَقِيهاً.

162/7 ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، الله مەن بىلەن ئەۋەتكەن ھىدايەت ۋە ئىلىم، زېمىنغا چۈشكەن يامغۇرغا ئوخشايدۇ. زېمىننىڭ ئىچىدە بىر قىسىم مۇنبەت يەر بولۇپ، ئۇ سۇنى قوبۇل قىلىدۇ. ئاندىن نۇرغۇن ئۆسۈملۈك ۋە ئوت ـ چۆپلەرنى ئۈندۈرىدۇ. زېمىننىڭ ئىچىدە قاتتىق يەرمۇ بار بولۇپ، سۇنى سىڭدۈرۈۋەتمەي ساقلايدۇ. ئاندىن الله ئۇ سۇ بىلەن كىشىلەرنى مەنپەئەتلەندۈرىدۇ. كىشىلەر سۇنى ئىچىدۇ. زىرائەتلىرىنى سۇغۇرىدۇ. زېمىننىڭ ئىچىدە يەنە بىر قىسىم شورلۇق يەر بولۇپ، ئۇ سۇنى تۇتۇپ قالالمايدۇ. ئۆسۈملۈكلەرنىمۇ ئۈندۈرەلمەيدۇ. مۇنبەت يەر: الله نىڭ دىنىدا ئالىم بولغان ۋە الله مەن بىلەن ئەۋەتكەن نەرسىلەردىن پايدىلانغان، ئۆگەنگەن ۋە ئۆگەتكەن كىشىنىڭ مىسالىدۇر. قاتتىق يەر: الله مەن بىلەن ئەۋەتكەن ئاشۇ ھەقىقەتنى كىشىلەرگە يەتكۈزگەن لېكىن ئۆزى ئەمەل قىلمىغان كىشىنىڭ مىسالىدۇر. شورلۇق يەر: مەن ئارقىلىق ئەۋەتىلگەن الله نىڭ ھىدايىتىنى قوبۇل قىلمىغان ۋە ئۇنىڭغا قارايمۇ قويمىغان كىشىنىڭ مىسالىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

163/8 ـ عن جابرٍ رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مثَلِي ومثَلُكُمْ كَمَثَل رجُلٍ أَوْقَدَ نَاراً فَجَعَلَ الْجَنَادِبُ وَالْفَرَاشُ يَقَعْنَ فيهَا وهُوَ يذُبُّهُنَّ عَنهَا وأَنَا آخذٌ بحُجَزِكُمْ عَنِ النارِ، وأَنْتُمْ تَفَلَّتُونَ منْ يَدِي» رواه مسلمٌ.

«الْجَنَادبُ»: نَحْوُ الجَراد والْفرَاشِ، هَذَا هُوَ المَعْرُوفُ الَّذِي يَقعُ في النَّار. «والْحُجَزُ»: جَمْعُ حُجْزَةٍ، وهِي معْقِدُ الإِزَار والسَّراويل.

163/8 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن بىلەن سىلەرنىڭ مىساللار بىر كىشىنىڭ مىسالىغا ئوخشاشكى، ئۇ كىشى ئوت ياقسا ھاشارەتلەر ۋە پەرۋانىلەر ئۇ ئوتقا ئۆزلىرىنى تاشلايدۇ. ۋەھالەنكى ئۇ كىشى ئۇلارنى ئوتتىن توسىدۇ.

مەن بولسام ئۇنقا چۈشۈپ كەتمەسلىكىڭلار ئۈچۈن كەمىرىڭلاردىن تۇتۇۋالغۇچىمەن ۋەھالەنكى، سىلەر قولۇمدىن چىقىپ كېتىسىلەر»[1]. [مۇسلىمدىن]

164/9 ـ عَنْهُ أَنْ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَمَر بِلَعْقِ الأَصابِعِ وَالصحْفةِ وقال: «إِنَّكُم لا تَدْرُونَ في أَيِّهَا الْبَرَكَةَ» رواه مسلم.

وفي رواية لَهُ: «إِذَا وَقَعتْ لُقْمةُ أَحدكُمْ. فَلْيَأْخُذْهَا فَلْيُمِطْ مَا كَانَ بِهَا مِنْ أَذًى، وَلْيَأْكُلْهَا، وَلا يَدَعْهَا لَلشَّيْطانِ، وَلا يَمْسَحْ يَدَهُ بِالْمَنديلِ حَتَّى يَلْعَقَ أَصابِعهُ، فَإِنَّهُ لا يدْرِي في أَيِّ طَعَامِهِ الْبَركَةَ».

وفي رواية له: «إِنَّ الشَّيْطَانَ يَحضُرُ أَحدكُمْ عِنْدَ كُلِّ شَيءٍ مِنْ شَأْنِهِ حَتَّى يَحضُرَهُ عِنْدَ طَعَامِهِ، فَإِذَا سَقَطَتْ مِنْ أَحَدِكُمْ اللُّقْمَةُ فَلْيُمِطْ مَا كَان بِهَا مِنْ أَذًى، فَلْيأْكُلُها، وَلا يَدَعْهَا لِلشَّيْطَانِ».

**164/9 ـ** جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماق يەپ بولغاندىن كېيىن بارماقلارنى ۋە قاچىنى يالاشقا بۇيرۇپ: «سىلەر ھەققەتەن بەرىكەتنىڭ قايسىسىدا ئىكەنلىكىنى بىلمەيسىلەر» دېگەن. [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «بىرەرسىڭلارنىڭ بىرەر لوقمىسى چۈشۈپ كەتسە ئۇنى ئېلىپ ئۇنىڭغا چاپلىشىپ قالغان نەرسىلەرنى ئېلىۋېتىپ ئاندىن ئۇنى يېسۇن، ئۇنى ھەرگىز شەيتانغا تاشلاپ بەرمىسۇن. بارماقلىرىنى يالىۋەتمىگىچە قولىنى لۆڭگىگە ئېرتمىسۇن. شەك ـ شۈبھىسىزكى، ئۇ بەرىكەتنىڭ تاماقنىڭ قايسى قىسمىدا ئىكەنلىكىنى بىلمەيدۇ» دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «شەيتان ھەققەتەن سىلەرنىڭ ھەرقانداق ئىشىڭلاردا ھازىر بولىدۇ. ھەتتا ئۇنىڭ تامىقىدىمۇ ھازىر بولىدۇ. ئەگەر سىلەرنىڭ بىرىڭلارنىڭ لوقمىسى چۈشۈپ كەتسە ئۇنىڭغا چاپلىشىۋېلىپ قالغان نەرسىلەرنى ئېلىۋېتىپ ئۇنى يەۋەتسۇن ئۇنى ھەرگىز شەيتانغا تاشلاپ بەرمىسۇن» دېيىلگەن.

165/10 ـ عن ابن عباس، رضيَ اللَّه عنهما، قال: قَامَ فينَا رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِمَوْعِظَةٍ فقال: «أَيُّهَا النَّاسُ إِنَّكُمْ محشورونَ إِلَى اللَّه تَعَالَى حُفَاةً عُرَاةً غُرْلاً ﴿كَمَا بَدَأْنَا أَوَّلَ خَلْقٍ نُعِيدُهُ وَعْداً عَلَيْنَا إِنَّا كُنَّا فَاعِلِينَ﴾ أَلا وَإِنَّ أَوَّلَ الْخَلائِقِ يُكْسى يَوْمَ الْقِيَامَةِ إِبراهيم صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، أَلا وإِنَّهُ سَيُجَاء بِرجَالٍ مِنْ أُمَّتِي، فَيُؤْخَذُ بِهِمْ ذَاتَ الشِّمال فأَقُولُ: يارَبِّ أَصْحَابِي، فيُقَالُ: إِنَّكَ لا تَدْرِي مَا أَحْدَثُوا بَعْدَكَ، فَأَقُول كَما قَالَ الْعَبْدُ الصَّالِحُ: ﴿وَكُنْتُ عَلَيْهِمْ شَهِيداً مَا دُمْتُ فِيهِمْ﴾ إِلَى قولِهِ: ﴿الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ﴾ فَيُقَالُ لِي: إِنَّهُمْ لَمْ يَزَالُوا مرْتَدِّينَ عَلَى أَعقَابِهِمْ مُنذُ فارَقْتَهُمْ» متفقٌ عليه.

«غُرْلاً» أَيْ: غَيْرَ مَخْتُونِينَ.

**165/10 ـ** ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئارىمىزدا تۇرۇپ ۋەز ـ نەسىھەت قىلىپ: «ئى ئىنسانلار! سىلەر ھەققەتەن الله تەرەپكە يالاڭئاياق، يالاڭاچ، خەتنىسىز ھالدا يىغىلىسىلەر، دەپ بۇ ئايەتنى ئوقۇدى: ﴿مەخلۇقاتلارنى دەسلەپتە قانداق ياراتقان بولساق، شۇ ھالەتتە ئەسلىگە قايتۇرىمىز، بۇ بىز ئۈستىمىزگە ئالغان

---

[1] بۇ يەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يامان ئىشلاردىن قاتچە توسۇپ تۇرسىمۇ ئۇنىڭغا بويسۇنماي دوزاققا لايىق بولغانلارنى كۆزدە تۇتىدۇ.

ۋەدىدۇر. (ئۇنى) چوقۇم ئىشقا ئاشۇرىمىز﴾[1] بىلىڭلاركى، قىيامەت كۈنى كىيىم كىيدۈرۈلىدىغان كىشىلەرنىڭ ئەڭ ئەۋۋەلى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدۇر. بىلىڭلاركى شۇ كۈندە، ئۈممىتىمدىن بىر مۇنچە كىشىلەر كەلتۈرۈلۈپ دوزاخ تەرەپكە باشلىنىدۇ. مەن: ئى رەببىم! ئۇلار مېنىڭ يار ـ بۇرادەرلىرىمدۇر، دەيمەن. ماڭا: سەن ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ سەندىن كېيىن نېمىلەرنى پەيدا قىلغانلىقىنى بىلمەيسەن، دېيىلىدۇ. مەن ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنۇ سۆزىگە ئوخشاش سۆزنى دەيمەن: ﴿مەن ئۇلارنىڭ ئارىسىدا بولغان مۇددەتتە، ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىنى كۆزىتىپ تۇرغان ئىدىم. مېنى قەبزى روھ قىلغىنىڭدىن كېيىن، ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىنى سەن كۆزىتىپ تۇرغان ئىدىڭ. سەن ھەممە نەرسىدىن خەۋەردارسەن. ئەگەر ئۇلارغا ئازاب قىلساڭ، ئۇلار سېنىڭ بەندىلىرىڭدۇر، ئەگەر ئۇلارغا مەغپىرەت قىلساڭ، سەن غالىب، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇرسەن﴾[2] ئاندىن ماڭا: سەن ئۇلاردىن ئايرىلغاندىن تارتىپ ئۇلار ھەمىشە دىنىدىن يېنىپ كەينىگە چېكىنىپ تۇردى» دېيىلىدۇ. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

166/11 ـ عَنْ أَبِي سعيدٍ عبدِ اللَّهِ بنِ مُغَفَّلٍ، رضي اللَّه عنه، قال: نَهَى رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، عَنِ الخَذْفِ وقالَ: «إِنَّهُ لا يقْتُلُ الصَّيْدَ، ولا يَنْكَأُ الْعَدُوَّ، وَإِنَّهُ يَفْقَأُ الْعَيْنَ، ويَكْسِرُ السِّنَّ» متفقٌ عليه.

وفي رواية: أَنَّ قريباً لابْنِ مُغَفَّلٍ خَذَفَ، فَنَهَاهُ وقال: إِنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَهَى عن الخَذْفِ وقَالَ: «إِنَّهَا لا تَصِيدُ صَيْداً» ثُمَّ عادَ فقالَ: أُحَدِّثُكَ أَن رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، نَهَى عَنْهُ، ثُمَّ عُدْتَ تَخْذِفُ،؟ لا أُكَلِّمُكَ أَبداً.

**166/11 ـ** ئابدۇللاھ ئىبنى مۇغەففەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاش ئېتىشىپ (بارماق بىلەن ئېتىش) ئويناشتىن چەكلەپ: «ئۇ ئوۋ ھايۋانلىرىنى ئۆلتۈرەلمەيدۇ، دۈشمەننى قورقۇتالمايدۇ. ئۇ ھەقىقەتەن كۆزنى ئۇيۇۋېتىدۇ ھەم چىشنى سۇندۇرۇۋېتىدۇ» دېگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئابدۇللاھ ئىبنى مۇغەففەلنىڭ بىر تۇغقىنى بارماق بىلەن تاش ئېتىپ ئوينىغان ئىدى. ئابدۇللاھ ئىبنى مۇغەففەل ئۇنى چەكلەپ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەقىقەتەن تاش ئېتىشتىن چەكلىگەن ۋە «ئۇ، ئوۋ ھايۋانلىرىنى ئوۋلىيالمايدۇ» دېگەن، دېسىمۇ ئۇ يەنە تاش ئېتىشنى تەكرارلىدى. شۇنىڭ بىلەن ئابدۇللاھ ئىبنى مۇغەففەل: ساڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدىن چەكلىدى دەۋاتسام، سەن تاش ئېتىشنى يەنە تەكرارلاۋاتامسەن؟ مەن ساڭا ھەرگىز گەپ قىلمايمەن دېدى، دېيىلگەن.

167/12 ـ وعنْ عابسِ بن ربيعةَ قال: رَأَيْتُ عُمَرَ بنَ الخطاب، رضي اللَّه عنه، يُقَبِّلُ الْحَجَرَ يَعْنِي الأَسْوَدَ ويَقُولُ: إِني أَعْلَمُ أَنَّكَ حَجَرٌ مَا تَنْفَعُ ولا تَضُرُّ، ولَوْلا أَنِّي رأَيْتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، يُقَبِّلُكَ ما قَبَّلْتُكَ. متفقٌ عليه.

**167/12 ـ** ئابىس ئىبنى رەبىئەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەجەر ئەسۋەدنى سۆيۈۋاتقانلىقىنى كۆردۈم. ئۇ تاشنى سۆيۈۋېتىپ: مەن سېنىڭ ھېچقانداق پايدا بېرەلمەيدىغان ۋە زىيان سالالمايدىغان بىر تاش ئىكەنلىكىڭنى بىلىمەن. ئەگەر مەن

[1] سۈرە ئەنبىيا 104 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە مائىدە 117 ــ 118 ـ ئايەتلەر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سېنى سۆيگەنلىكىنى كۆرمىگەن بولسام، سېنى سۆيمەيتتىم، دېدى.
[بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 17 ـ باب

## ﷲ تائالانىڭ ھۆكۈملىرىگە شەرتسىز بويسۇنۇشنىڭ ۋاجىبلىقى شۇنداق قىلىشقا چاقىرىلغان ياخشىلىققا بۇيرۇلغان ۋە يامانلىقتىن توسۇلغان كىشىنىڭ نېمە دېيىشى لازىملىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَلا وَرَبِّكَ لايُؤْمِنُونَ حَتَّى يُحَكِّمُوكَ فِيمَا شَجَرَ بَيْنَهُمْ ثُمَّ لا يَجِدُوا فِي أَنْفُسِهِمْ حَرَجاً مِمَّا قَضَيْتَ وَيُسَلِّمُوا تَسْلِيماً﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد!) پەرۋەردىگارىڭ بىلەن قەسەمكى، ئۇلار (يەنى مۇناپىقلار) ئۆز ئارىسىدىكى دە تالاشقا سېنى ھۆكۈم چىقىرىشقا تەكلىپ قىلمىغىچە، ئاندىن سېنىڭ چىقارغان ھۆكۈمىڭگە ئۇلارنىڭ دىللىرىدىكى قىلچە غۇم بولسىمۇ يوقالمىغىچە ۋە ئۇلار پۈتۈنلەي بوي سۇنمىغىچە ئىمان ئېيتقان بولمايدۇ﴾[1] ﴿إِنَّمَا كَانَ قَوْلَ الْمُؤْمِنِينَ إِذَا دُعُوا إِلَى اللَّهِ وَرَسُولِهِ لِيَحْكُمَ بَيْنَهُمْ أَنْ يَقُولُوا سَمِعْنَا وَأَطَعْنَا وَأُولَئِكَ هُمُ الْمُفْلِحُونَ﴾ ﴿(پەيغەمبەر) مۆمىنلەرنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىش ئۈچۈن، ئۇلار الله غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە چاقىرىلغان چاغدا ئۇلار: «ئاڭلىدۇق ۋە ئىتائەت قىلدۇق» دېيىشلىرى كېرەك، مانا شۇنداق كىشىلەر مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر﴾[2].

168/1 ـ عن أبي هريرة رضي اللّه عنه، قال: لَمَّا نَزَلَتْ عَلَى رسولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: ﴿لِلَّهِ مَا فِي السَّمَاوَاتِ وَمَا فِي الْأَرْضِ وَإِنْ تُبْدُوا مَا فِي أَنْفُسِكُمْ أَو تُخْفُوهُ يُحَاسِبْكُمْ بِهِ اللَّهُ﴾ اشْتَدَّ ذلكَ عَلَى أَصْحابِ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فأتَوْا رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ثُمَّ بركُوا عَلَى الرُّكَبِ فَقالُوا: أَيْ رسولَ اللّه كُلِّفْنَا مِنَ الأعمالِ مَا نُطِيقُ: الصَّلاَةَ وَالْجِهادَ وَالصِّيام وَالصَّدقةَ، وَقَدَ أُنْزِلتْ عليْكَ هَذِهِ الآيَةُ وَلا نُطِيقُهَا. قالَ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَتُرِيدُونَ أَنْ تَقُولوا كَمَا قَالَ أَهْلُ الْكِتابَيْنِ مِنْ قَبْلِكُمْ: سَمِعْنَا وَعصينَا؟ بَلْ قُولوا: سمِعْنا وَأَطَعْنَا غُفْرانَك رَبَّنَا وَإِلَيْكَ الْمصِيرُ» فَلَمَّا اقْتَرَأَهَا الْقَومُ، وَذَلَّتْ بِهَا أَلْسِنتهُمْ، أَنَزلَ اللّه تَعَالَى فِي إِثْرِهَا: ﴿آمَنَ الرَّسُولُ بِمَا أُنْزِلَ إِلَيْهِ مِنْ رَبِّهِ وَالْمُؤْمِنُونَ كُلٌّ آمَنَ بِاللَّهِ وَمَلائِكَتِهِ وَكُتُبِهِ وَرُسُلِهِ لا نُفَرِّقُ بَيْنَ أَحَدٍ مِنْ رُسُلِهِ وَقَالُوا سَمِعْنَا وَأَطَعْنَا غُفْرَانَكَ رَبَّنَا وَإِلَيْكَ الْمَصِيرُ﴾ فَلَمَّا فعَلُوا ذلك نَسَخَهَا اللّه تَعَالَى، فَأَنْزَلَ اللّه عَزَّ وَجَلَّ: ﴿لا يُكَلِّفُ اللَّهُ نَفْساً إِلَّا وُسْعَهَا لَهَا مَا كَسَبَتْ وَعَلَيْهَا مَا اكْتَسَبَتْ رَبَّنَا لا تُؤَاخِذْنَا إِنْ نَسِينَا أَوْ أَخْطَأْنَا﴾ قَالَ: نَعَمْ ﴿رَبَّنَا وَلا تَحْمِلْ عَلَيْنَا إِصْراً كَمَا حَمَلْتَهُ عَلَى الَّذِينَ مِنْ قَبْلِنَا﴾ قَالَ: نعَمْ ﴿رَبَّنَا وَلا تُحَمِّلْنَا مَا لا طَاقَةَ لَنَا بِهِ﴾. قَالَ: نَعَمْ ﴿وَاعْفُ عَنَّا وَاغْفِرْ لَنَا وَارْحَمْنَا أَنْتَ مَوْلانَا فَانْصُرْنَا عَلَى الْقَوْمِ الْكَافِرِينَ﴾ قَالَ: نَعَمْ. رواه مسلم.

[1] سۈرە نىسا 65 ـ ئايەت.
[2] سۈرە نۇر 51 ـ ئايەت.

**168/1** ـ ئـەبۇھۇرەيرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇدىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالامغا ﴿ئاسـمانلاردىكى، زېمـىندىكى شـەيئىلەر (ئىگـىدارچىلىق قىلىـش جەھـەتتىن بولسـۇن ۋە تەسـەررۇپ قىلىـش جەھـەتتىن بولسـۇن) الله نـىڭ ئـىلكىدىـدۇر. دىلىـڭلاردىكى (يامـانلىقنى) مـەيلى ئاشكارا قىلىـڭلار، مـەيلى يوشـۇرۇڭلار، ئۇنـىڭ ئۈچـۈن الله سـىلەردىن ھېسـاب ئـالىدۇ﴾[1]. دېگـەن ئايـەت نـازىل بولغـان چـاغدا، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالامنىڭ ساھابىلىرىغا ئاشـۇ ئايـەت قـاتتىق تۇيۇلـۇپ پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالامنىڭ قېشىغا كەلدى. ئـاندىن تـىزلىنىپ ئولتۇرۇپ: ئى الله نـىڭ پـەيغەمبىرى! بـىز نـامـاز، جـىھاد، روزا تۇتـۇش ۋە سـەدىقە قىلىشـتىن ئىبـارەت تـاقـىتىمىز يېتىدىغـان ئەمەللەرگـە بۇيرۇلغـان ئىـدۇق. لېكـىن ھەقـقەتـەن سـاڭا چۈشـكەن بـۇ ئايـەتنىڭ ھۆكمىگـە تاقـەت كەلتۈرەلـمەيمىز، دېيىشـتى. پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام: « سىلەر سىلەردىن ئىلگىرىكى ئەھلى كىتابقا ئوخشاش ئاڭلىدۇق ۋە ئاسىي بولدۇق دېيىشنى خالامسىلەر؟ بەلكى، بـىز دەۋىتىـڭنى ئـاڭلىدۇق ۋە ئەمرىڭگـە ئىتائـەت قىلـدۇق، پەرۋەردىگـارىمىز مەغپـىرىتىڭنى تىلـەيمىز، ئـاخىرى قايتىدىغـان جـايىمىز سـېنىڭ دەرگـاھىڭدۇر دەڭـلار » دېـدى. سـاھابىلار ئۇنى ئوقـۇپ تىلـلىرى رام بولغـاندا، الله تائـالا شـۇنىڭ كـەينىدىنلا بـۇ ئايـەتنى چۈشـۈردى: ﴿پـەيغەمبەر پەرۋەردىگـارى تەرىپـىدىن ئۇنىـڭغا نازىل قىلىنغان كىتابقا ئىمان كەلتۈردى، مۆمىنلەرمۇ ئىمان كەلتۈردى، ئۇلارنـىڭ ھەممىسى الله غـا ۋە الله نـىڭ پەرىشتىلىرىگـە، كىتابلىرىغـا ۋە پەيغەمبەرلىرىگـە ئىمـان كـەلتۈردى. (ئـۇلار) « الله نـىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ، بەزىسىگە ئىمان ئېيتمـاي قالمـايمىز) » دەيـدۇ. ئـۇلار: « بـىز (دەۋىتىـڭنى) ئـاڭلىدۇق ۋە (ئەمرىڭگـە) ئىتائـەت قىلـدۇق، پەرۋەردىگارىمىز، مەغپىرىتىڭنى تىلەيمىز، ئاخىرى ياندىغان جايىمىز سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر » دەيدۇ﴾[2] سـاھابىلار الله ۋە ئۇنـىڭ رەسـۇلىنىڭ پـەرمانىغا شەرتسـىز ئىتائـەت قىلغـاندىن كېيىـن، الله سـاھابىلارغا قـاتتىق تۇيۇلغـان يۇقـىرىدىكى ئايـەتنى مەنسـۇخ قىلىـپ[3] بـۇ ئايـەتنى چۈشـۈردى: ﴿الله ھېچكىمـنى تـاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ. كىشىنىڭ قىلغان ياخشىلىقى (نىڭ ساۋابى) ئۆزىگىدۇر. يامـانلىقى (نىڭ جازاسى) مۇ ئۆزىگىـدۇر. (ئۇلار) پەرۋەردىگـارىمىز! ئەگەر بـىز ئۇنتۇساق ياكى خاتالاشساق (يەنى بـىز ئۇنتۇش ياكى سەۋەنلىك سەۋەبىدىن ئەمرىڭنى تولۇق ئورۇنلىيالمىساق)، بـىزنى جازاغا تارتمىغىن﴾ دېگـەندە، الله: « بولـىدۇ » دېـدى. ئـۇلار: ﴿پەرۋەردىگـارىمىز! بـىزدىن ئىلگىرىكىلەرگـە يۈكلىگىنىڭگـە

---

[1] سۈرە بەقەرە 284 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە بەقەرە 285 ـ ئايەت.

[3] يەنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش دېگەنلىك بولىدۇ. ئەبۇھۇرەيرىنىڭ بۇ يەردىكى سۆزى يۇقىرىقى ئايەتنىڭ ۋە ئۇنىڭ ھۆكمىنىڭ مەنسۇخ بولغانلىقىغا قارىتىلماستىن بەلكى يۇقىرىقى ئايەتنىڭ ساھابىلار كۆڭلىگە قاتتىق تۇيۇلۇش نەتىجىسىدە ئۇلارنىڭ كۆڭلىدە پەيدا بولغان غەم ـ ئەندىشىلەرنى مەنسوخ قىلىش يەنى كۆتۈرۈۋېتىش دېگەنلىكتۇر. ئەگەر بىز ئەبۇھۇرەيرىنىڭ مەقسىتىنى توغرا چۈشەنمىسەك بۇ ھەدىسنى توغرا چۈشەنمىگەن بولىمىز. كىتابخانلارغا ئەسكەرتىپ ئۆتىدىغىنىمىز، يامان ئەمەللەر ئىككى تۈرلۈك بولۇپ ئۇنىڭ بىرىنچىسى: "قەلب ئەمەلى: الله نىڭ بار ۋە بىرلىكىگە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە، قىيامەت بولىدىغانلىقىغا شەكلىنىشكە ئوخشاش ئەمەللەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ".
ئىككىنچىسى: "جىسمانى ئەمەللەر: زىنا، ئوغرىلىق قىلىش، ئادەم ئۆلتۈرۈش، ھاراق ئىچىشقا ئوخشاش ئەمەللەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بىر ئادەم دىنىي ئەمەللەرنى قىلسىمۇ قەلبىدە ئېتىقادىي جەھەتتىن الله غا گۇمان نەزىرى بىلەن قارىسا ئۇ ئادەم كاپىر ياكى مۇناپىق دەپ ھۆكۈم چىقىرىلىدۇ. سۈرە بەقەرىنىڭ 284 ـ ئايىتىدىكى ھۆكۈم ساھابىلارنىڭ كۆڭلىگە ئېغىر تۇيۇلدى. شۇڭىمۇ الله بۇ ئايەتنى مەنسوخ قىلىپ تۆۋەندىكى ئايەتنى چۈشۈردى. دېگەنلىك الله ئىنسانلارنىڭ قەلبىدە كېچىۋاتقان ھەر قانداق يامان خىياللاردىن الله ھېساب ئالمايدۇ دېگەنلىك بولمايدۇ. دېمەك، ئىنسان ھەر دائىم قەلبىدە ئېتىقادىي ئەمەللەرگە شەكلىنىپ يۈرسە ياكى جىسمانى ئەمەللەردىن بولغان ئادەم ئۆلتۈرۈش،زىنا قىلىش، ئوغرىلىق قىلىش، ھاراق ئىچىشتەك يامان ئەمەللەرنى قىلىش ئەمەس بەلكى قىلمىسىمۇ شۇنداق داۋاملىق شۇنداق نىيەتتە بولسا، پۈتكۈل ئالىملارنىڭ قارىشىدا ئوخشاشلا جازالىنىدۇ. ئۇنداقتا كىشىلەرنىڭ كۆڭلىگە كەچكەنلىك سەۋەبى بىلەن جازالانمايدىغان، الله كەچۈرۈۋېتىدىغان ئەمەللەر:كىشىلەرنىڭ كۆڭلىگە تاسادىپىي كېلىپ قالىدىغان، مۆمىن بولغان كىشى تېزلا مەن بۇنداق يامان نىيەتتە بولماسلىقىم كېرەك، دەپ ئۆزىنى ئوڭشىۋالىدىغان ئەمەللەردۇر.

ئوخشاش، بىزگە ئېغىر يۈك يۈكلىمىگىن (يەنى بىزنى قىيىن ئىشلارغا تەكلىپ قىلمىغىن)﴾ دېگەندە، الله: «بولىدۇ» دېدى. ئۇلار: ﴿پەرۋەردىگارىمىز! كۈچىمىز يەتمەيدىغان نەرسىنى بىزگە ئارتمىغىن﴾ دېگەندە، الله: «بولىدۇ» دېدى. ئۇلار: ﴿بىزنى كەچۈرگىن، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، بىزگە رەھىم قىلغىن، سەن بىزنىڭ ئىگىمىزسەن، كاپىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن﴾ دېگەندە، الله: «بولىدۇ» دېدى». [مۇسلىمدىن]

## 18 ـ باب

## بىدئەت ۋە يېڭى پەيدا بولغان ئىشلارنى چەكلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَمَاذَا بَعْدَ الْحَقِّ إِلَّا الضَّلَالُ﴾ ﴿ھەقىقەتتىن قالسا، گۇمراھلىقتىن غەيرىي نەرسە مەۋجۇت ئەمەس﴾[1] ﴿مَا فَرَّطْنَا فِي الْكِتَابِ مِنْ شَيْءٍ﴾ ﴿لەۋھۇلمەھپۇزدا ھېچ نەرسىنى چۈشۈرۈپ قويمىدۇق (يەنى ھەممىنى تولۇق پۈتتۇق)﴾[2] ﴿فَإِنْ تَنَازَعْتُمْ فِي شَيْءٍ فَرُدُّوهُ إِلَى اللَّهِ وَالرَّسُولِ﴾ ﴿ئەگەر سىلەر بىرەر شەيئىدە ئىختىلاپ قىلساڭلار، بۇ توغرىدا الله ۋە پەيغەمبەرگە مۇراجەت قىلىڭلار﴾[3] (يەنى قۇرئانغا ۋە سۈننەتكە مۇراجەت قىلىڭلار) ﴿وَأَنَّ هَذَا صِرَاطِي مُسْتَقِيماً فَاتَّبِعُوهُ وَلَا تَتَّبِعُوا السُّبُلَ فَتَفَرَّقَ بِكُمْ عَنْ سَبِيلِهِ﴾ ﴿بۇ مېنىڭ توغرا يولۇمدۇر، ناتوغرا يوللارغا ماڭماڭلار، ئۇلار سىلەرنى الله نىڭ يولىدىن ئايرىۋېتىدۇ﴾[4] ﴿قُلْ إِنْ كُنْتُمْ تُحِبُّونَ اللَّهَ فَاتَّبِعُونِي يُحْبِبْكُمُ اللَّهُ وَيَغْفِرْ لَكُمْ ذُنُوبَكُمْ﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئۇلارغا ئېيتقىنكى ئەگەر سىلەر الله نى دوست تۇتساڭلار ماڭا ئەگىشىڭلاركى الله سىلەرنى دوست تۇتىدۇ. گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ﴾[5].

وأما الأحاديث فكثيرة جداً وهي مشهورة فنقتصر على طرف منها :

بۇ ھەقتىكى ھەدىسلەرگە كەلسەك:

169/1 ـ عن عائشةَ، رضي اللَّه عنها، قالت قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ أَحْدثَ في أَمْرِنَا هَذَا مَا لَيْسَ مِنْهُ فهُو رَدٌّ" متفقٌ عليه.

وفي رواية لمسلمٍ: «مَنْ عَمِلَ عمَلاً لَيْسَ عَلَيْهِ أَمْرُنَا فَهُو ردٌّ».

169/1 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىزنىڭ ئىشىمىزدا يوق نەرسىنى پەيدا قىلسا، ئۇ ئىش رەت قىلىنىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

---

[1] سۈرە يۇنۇس 32 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئەنئام 38 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە نىسا 59 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە ئەنئام 153 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] سۈرە ئال ئىمران 31 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

170/2 ـ وعن جابرٍ، رضي اللّٰه عنه، قال: كان رسولُ اللّٰه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، إِذَا خَطَب احْمرَّتْ عيْنَاهُ، وعَلا صوتُهُ، وَاشْتَدَّ غَضبُهُ، حتَّى كَأَنَّهُ مُنْذِرُ جَيْشٍ يَقُولُ: «صَبَّحَكُمْ ومَسَّاكُمْ» وَيقُولُ: «بُعِثْتُ أَنَا والسَّاعةُ كَهَاتيْن» وَيَقْرنُ بين أُصْبُعَيْهِ، السبَابَةِ، وَالْوُسْطَى، وَيَقُولُ: «أَمَّا بَعْدُ، فَإِنَّ خَيرَ الْحَديثَ كِتَابُ اللّٰه، وخَيْرَ الْهَدْى هدْيُ مُحمِّد صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وَشَرَّ الأُمُورِ مُحْدثَاتُهَا وكُلَّ بِدْعَةٍ ضَلالَةٌ» ثُمَّ يقُولُ: «أَنَا أَوْلَى بُكُلِّ مُؤْمِن مِنْ نَفْسِهِ. مَنْ تَرَك مَالا فَلأَهْلِهِ، وَمَنْ تَركَ دَيْناً أَوْ ضَيَاعاً، فَإِلَيَّ وعَلَيَّ» رواه مسلم.

وعنِ الْعِرْبَاض بن سَارِيَةَ، رضي اللّٰه عنه، حَدِيثُه السَّابِقُ في بابِ الْمُحَافَظةِ عَلَى السُّنَّةِ.

170/2 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇتبە سۆزلىگەندە كۆزلىرى قىزىرىپ كېتەتتى. ئاۋازىنى كۆتۈرۈپ، قاتتىق غەزەپلەنگەندەك ھالەتتە بولاتتى. گوياكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھالىتى دۈشمەن قوشۇنلىرىدىن دۈشمەن ئەتىگەندە ياكى كەچتەھۇجۇم قىلىشى مۇمكىن،دەپ ئاگاھلاندۇرغۇچىنىڭ جىددى ھالىتىگە ئوخشايتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قىيامەتنىڭ بولۇشىغا بۇ ئىككى بارماقنىڭ تەك بولۇشىغا قالغان ئارىلىقچىلىك قالغان مەن پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلدىم» دەپ كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن ئوتتۇرا بارمىقىنى جۈپلەشتۈرۈپ كۆرسەتتى. ئاندىن: «مېنىڭ سىلەرگە دېمەكچى بولغىنىم: سۆزنىڭ ئەڭ توغرىسى الله نىڭ كىتابىدۇر. يولنىڭ ئەڭ ياخشىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىدۇر. ئىشلارنىڭ يامىنى يېڭى پەيدا قىلىنغان ئىشلاردۇر. بىدئەتنىڭ ھەممىسى گۇمراھلىقتۇر» دەيتتى ئاندىن يەنە: «مەن ھەر قانداق مۆمىنگە ئۆزىنىڭ جېنىدىن ئارتۇقراقتۇرمەن. كىمكى مال قالدۇرۇپ كەتسە ئۆزىنىڭ ئەھلىگە قالدۇرغان بولىدۇ، كىمكى قەرز ياكى بالا ـ چاقىلىرىنى قالدۇرۇپ كەتسە، ماڭا قالدۇرغان بولىدۇ. ئۇلارنىڭ مەسئۇلىيىتى مېنىڭ ئۈستۈمگە بولىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

157/2 ـ ئىرباز ئىبنى سارىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ناھايىتى تەسىرلىك بىر نەسىھەت قىلدىكى، ئۇنىڭدىن قەلبلىرىمىز تىترەپ كەتتى. كۆزلىرىمىزدىن ياش تۆكۈلدى. بىز: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بۇ ۋەز ـ نەسىھەت ۋىدالاشقۇچىنىڭ سۆزلىرىگە ئوخشاپ كەتتى. بىزگە يەنە نەسىھەت قىلغىن، دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەرگە الله دىن قورقىشقا، ئەگەر ئىچىڭلاردا بىر قارا تەنلىك قۇل باشلىق بولسىمۇ، ئۇنىڭ بۇيرۇقىنى ئاڭلاشقا ۋە ئىتائەت قىلىشقا نەسىھەت قىلىمەن، ئىچىڭلاردىن كىمكى ئۇزۇن ياشسا كۆپ ئىختىلاپلارنى كۆرىدۇ. سىلەر مېنىڭ سۈننىتىمنى ۋە ئۇزى توغرا يولدا بولغۇچى ۋە باشقىلارنى توغرا يولغا باشلىغۇچى خەلىپىلەرنىڭ سۈننىتىنى چىڭ تۇتۇڭلار ۋە ئۇنىڭغا چىشىڭلارنى چىشلەپ تۇرۇپ ئەمەل قىلىڭلار. بىدئەت ئىشلاردىن ھەزەر ئەيلەڭلار، ھەقىقەتەن ھەر قانداق بىدئەت ئازغۇنلۇقتۇر» دېدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 19 ـ باب

## ياخشى ۋە يامانىي ئوتتۇرغا چىقارغان كىشى توغرىسىدا

اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَالَّذِينَ يَقُولُونَ رَبَّنَا هَبْ لَنَا مِنْ أَزْوَاجِنَا وَذُرِّيَّاتِنَا قُرَّةَ أَعْيُنٍ وَاجْعَلْنَا لِلْمُتَّقِينَ إِمَاماً﴾ ﴿ئۇلار: ئى پەرۋەردىگارىمىز،بىزگە ئاياللىرىمىز ۋە ئەۋلادلىرىمىز ئارقىلىق شاتلىق بىغىشلىشىڭنى تىلەيمىز. بىزنى تەقۋادارلارنىڭ پېشۋاسى قىلغىن﴾[1] ﴿وَجَعَلْنَاهُمْ أَئِمَّةً يَهْدُونَ بِأَمْرِنَا﴾ ﴿ئۇلارنى بىزنىڭ ئەمرىمىز بويىچە (كىشلەرنى بىزنىڭ دىنىمىزغا) يېتەكلەيدىغان پېشۋا قىلدۇق﴾[2].

171/1– عَنْ أَبِي عَمروٍجَرِير بنِ عبدِ اللَّه، رضي اللَّه عنه، قال: كُنَّا في صَدْرِ النَّهارِ عِنْد رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَجاءَهُ قوْمٌ عُرَاةٌ مُجْتَابِي النِّمار أَو الْعَباءِ. مُتَقلِّدِي السُّيوفِ عامَّتُهمْ من مضر، بل كلهم مِنْ مُضرَ، فَتمعَّر وجهُ رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، لِما رَأَى بِهِمْ مِنْ الْفَاقة، فدخلَ ثُمَّ خرج، فَأَمر بلالاً فَأَذَّن وأَقامَ، فَصلَّى ثُمَّ خطبَ، فَقالَ: ﴿يَا أَيُّهَا النَّاسُ اتَّقُوا رَبَّكُمُ الَّذِي خَلَقَكُمْ مِنْ نَفْسٍ وَاحِدَةٍ﴾ إِلَى آخِرِ الآية: ﴿إِنَّ اللَّهَ كَانَ عَلَيْكُمْ رَقِيباً﴾، وَالآيةُ الأُخْرَى الَّتِي فِي آخر الْحشْرِ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اتَّقُوا اللَّهَ وَلْتَنْظُرْ نَفْسٌ مَا قَدَّمَتْ لِغَدٍ﴾ تَصدَّق رَجُلٌ مِنْ دِينَارِهِ مِنْ دِرْهَمِهِ مِنْ ثَوْبِهِ مِنْ صَاعِ بُرِّهِ مِنْ صَاعِ تَمرِه حَتَّى قَالَ: وَلَوْ بِشقِّ تَمْرةٍ فَجَاءَ رَجُلٌ مِنْ الأَنْصَارِ بِصُرَّةٍ كادتْ كَفُّهُ تَعجزُ عَنْهَا، بَلْ قَدْ عَجزتْ، ثُمَّ تَتابعَ النَّاسُ حَتَّى رَأَيْتُ كَوْمَيْنِ مِنْ طَعامٍ وَثِيابٍ، حتَّى رَأَيْتُ وجْهَ رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، يَتَهلَّلُ كَأَنَّهُ مذْهَبَةٌ، فقال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ سَنَّ فِي الإِسْلامِ سُنَّةً حَسنَةً فَلَهُ أَجْرُهَا، وأَجْرُ منْ عَملَ بِهَا مِنْ بَعْدِهِ مِنْ غَيْرِ أَنْ يَنْقُصَ مِنْ أُجُورِهِمْ شَيءٌ، وَمَنْ سَنَّ فِي الإِسْلامِ سُنَّةً سيِّئَةً كَانَ عَليه وِزْرُها وَوِزرُ مَنْ عَمِلَ بِهَا مِنْ بعْده مِنْ غَيْرِ أَنْ يَنْقُصَ مِنْ أَوْزَارِهِمْ شَيْءٌ» رواه مسلم.

قولُهُ: «مُجْتَابِي النِّمارِ» هُو بالجِيمِ وبعد الأَلِفِ باء مُوَحَّدَةٌ. والنِّمَارُ: جمعُ نَمِرَة، وَهِيَ: كِسَاءٌ مِنْ صُوفٍ مُخَطَّط. وَمَعْنَى «مُجْتَابِيهَا» أَيْ: لابِسِيهَا قدْ خَرَقُوهَا فِي رؤوسهم. «والْجَوْبُ»: الْقَطْعُ، وَمِنْهُ قَوْلُهُ تَعَالَى: ﴿وَثَمُودَ الَّذِينَ جَابُوا الصَّخْرَ بِالْوَادِ﴾ أَيْ: نَحَتُوهُ وَقَطَعُوهُ. وَقَوْلُهُ «تَمَعَّرَ» هو بالعين المهملة، أَيْ: تَغَيرَ. وَقَوْلُهُ: «رَأَيْتُ كَوْمَيْنِ» بفتح الكاف وضمِّها، أَيْ: صَبْرتَيْنِ. وَقَوْلُهُ: «كَأَنَّه مَذْهَبَةٌ» هو بالذال المعجمةِ، وفتح الهاءِ والباءِ الموحدة، قَالَهُ الْقَاضِي عِيَاضٌ وغَيْرُهُ. وصَحَّفَه بَعْضُهُمْ فَقَالَ: «مُدْهُنَةٌ» بِدَال مهملةٍ وضم الهاءِ وبالنون، وَكَذَا ضَبَطَهُ الْحُمَيْدِيُّ، والصَّحيحُ الْمَشْهُورُ هُوَ الأَوَّلُ. وَالْمُرَادُ بِهِ عَلَى الْوَجْهَيْنِ: الصَّفَاءُ وَالاسْتِنَارُةُ.

171/1 ـ جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز بىر كۈنى ئەتىگەن تەرەپتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا ئىدۇق. يالاڭئاياغ، يۇڭ رەختلەرنى تېشىپ بېشىغا ئۆتكۈزۈپ كىيىۋالغان ياكى ئالدى ئوچۇق يېپىنچىدەك نەرسىلەرنى كىيىۋالغان قىلىچلىرىنى بويىنىغا ئېسىۋالغان، ئۇلارنىڭ تولىسى مۇزەر قەبىلىسىدىن ياكى ھەممىسى مۇزەر قەبىلىسىدىن بولغان بىر قەۋم كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلاردىكى نامراتلىقنى كۆرۈپ چىرايى ئۆزگىرىپ كەتتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيىگە كىرىپ كەتتى. بىر ئازدىن كېيىن چىقىپ چىقىپ بىلالنى ئەزان ۋە تەكبىر ئېيتىشقا بۇيرىدى ئاندىن ناماز ئوقۇدى. ئاندىن خۇتبە سۆزلەپ: ﴿ئى

[1] سۈرە فۇرقان 74 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ئەنبىيا 73 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئىنسانلار! سىلەرنى بىر ئىنساندىن (يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن) ياراتقان، شۇ ئىنساندىن (يەنى ئۆز جىنسىدىن) ئۇنىڭ جۈپتىنى (يەنى ھەۋۋانى) ياراتقان ۋە ئۇلاردىن (يەنى ئادەم بىلەن ھەۋۋادىن) نۇرغۇن ئەر ـ ئاياللارنى ياراتقان پەرۋەردىگارىڭلاردىن قورقۇڭلار، بىر ـ بىرىڭلاردىن نەرسە سورىغاندا نامى بىلەن سورايدىغان الله دىن قورقۇڭلار، سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويۇشتىن ساقلىنىڭلار، الله ھەققەتەن سىلەرنى (يەنى پۈتۈن ئەھۋالىڭلارنى) كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر﴾[1] دېگەن ئايەتنى ئوقۇدى ۋە سۈرە ھەشرىدىكى ﴿ئى مۆمىنلەر! الله دىن قورقۇڭلار، ھەر ئادەم ئەتە (يەنى قىيامەت كۈنى) ئۈچۈن ياخشى ئەمەللەردىن نېمىلەرنى تەييارلىغانلىقىغا قارىسۇن﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇدى.

بىر كىشى ئۆزىنىڭ ئالتۇن ـ تىللالىرىدىن ۋە كۈمۈش ـ دىنارلىرىدىن، كىيىملىرىدىن ۋە بۇغداي بىلەن خورمىلىرىدىن بىرەر سادىن سەدىقە قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «خورمىنىڭ يېرىمى چاغلىق نەرسە بولسىمۇ سەدىقە بەرسەڭلار بولىدۇ» دېدى. ئاندىن ئەنسارلاردىن بولغان بىر ساھابە ئالقانلىرىغا پاتمىغۇدەك دەرىجىدە كۆپ پۇل بار پۇل قاپچۇقنى سەدىقە قىلدى. ئاندىن كېيىن كىشىلەر ئارقا ـ ئارقىدىن سەدىقە قىلدى ھەتتا مەن ئاشلىق ۋە كىيىملەرنىڭ ئىككى دۆۋە بولغانلىقىنى كۆردۈم. بۇ چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۈزى خۇددى ئالتۇن بىلەن ھەل بېرىلگەندەك نۇرلىنىپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىمكى ئىسلامدا بىر ياخشى ئىشنى يولغا قويسا، ئۇنىڭ ئۈچۈن شۇ ياخشى ئىشنىڭ ئەجرى ۋە شۇ يولدا ئەمەل قىلغۇچىلارنىڭ ئەجرىدىن ھېچ نەرسە كېمەيتىۋېتىلمەستىن ئۇ كىشىگىمۇ شۇلارنىڭ ئەجرىگە ئوخشاش ئەجىر بولۇپ تۇرىدۇ. كىمكى ئىسلامدا بىر يامان ئىشنى قىلىپ قويسا، ئۇ ئادەمگە شۇ يامان ئىشنىڭ گۇناھى ۋە شۇ يامان يولغا ئەمەل قىلغۇچىلارنىڭ گۇناھىدىن ھېچ نەرسە كېمەيتىلمەستىن ئۇ كىشىگىمۇ شۇلارنىڭ گۇناھىغا ئوخشاش گۇناھ بولۇپ تۇرىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

172/2 ـ وعن ابن مسعودٍ رضي اللّه عنه أنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «ليس مِنْ نفْسٍ تُقْتَلُ ظُلماً إِلاَّ كَانَ عَلَى ابنِ آدمَ الأوَّلِ كِفْلٌ مِنْ دمِهَا لأنَّهُ كَان أوَّل مَنْ سَنَّ الْقَتْلَ» متفقٌ عليه.

172/2 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر ئادەم زۇلۇم بىلەن ئۆلتۈرۈلىدىكەن، ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇنجى ئوغلىغا[2] ئادەم ئۆلتۈرگۈچىگە يېزىلغان گۇناھقا ئوخشاش بىر ھەسسە گۇناھ يېزىلىپ تۇرىدۇ. چۈنكى ئۇ تۇنجى بولۇپ قاتىللىقنى پەيدا قىلغان ئادەمدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 20 ـ باب

## ياخشىلىققا باشلاش ۋە ھىدايەتكە ياكى گۇمراھلىققا چاقىرىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَادْعُ إِلَى رَبِّكَ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭ تەرەپكە دەۋەت قىلغىن﴾[3]
﴿ادْعُ إِلَى سَبِيلِ رَبِّكَ بِالْحِكْمَةِ وَالْمَوْعِظَةِ الْحَسَنَةِ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ يولىغا ھېكمەتلىك ئۇسلۇبتا

[1] سۈرە نىسا 1 ـ ئايەت.
[2] يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇنجى ئوغلى قابىل ئۆزىنىڭ قېرىندىشى ھابىلنى ئۆلتۈرگەن ئىدى.
[3] سۈرە قەسەس 87 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ياخشى ۋەز ـ نەسىھەت بىلەن دەۋەت قىلغىن﴾[1] ﴿وَتَعَاوَنُوا عَلَى الْبِرِّ وَالتَّقْوَى﴾ ﴿ياخشى ئىشقا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار﴾[2] ﴿وَلْتَكُنْ مِنْكُمْ أُمَّةٌ يَدْعُونَ إِلَى الْخَيْرِ﴾ ﴿سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا خەيرلىك ئىشلارغا دەۋەت قىلىدىغان، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇيدىغان، يامان ئىشلارنى مەنئى قىلىدىغان بىر جامائە بولسۇن؛ ئەنە شۇلار مەخسىتىگە ئېرىشكۈچىلەردۇر﴾[3].

173/1– وعن أبي مسعودٍ عُقبَةَ بْن عمْرٍو الأَنْصَارِيِّ رضي اللَّه عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ دَلَّ عَلَى خَيْرٍ فَلَهُ مثلُ أَجْرِ فَاعِلِهِ» رواه مسلم.

173/1 ـ ئۇقبە ئىبنى ئەمرى ئەنسارى بەدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىر ئادەمنى ياخشىلىققا باشلاپ قويسا، ئۇ ئادەمگە شۇ ياخشىلىقنى قىلغۇچىنىڭ ئەجرىگە ئوخشاش ئەجىر بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

174/2 ـ وعن أبي هريرة رضي اللَّه عنه أن رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «منْ دَعَا إِلَى هُدًى كَانَ لَهُ مِنَ الأَجْرِ مِثْلُ أُجُورِ منْ تَبِعَهُ لا ينْقُصُ ذلِكَ مِنْ أُجُورِهِم شَيْئاً، ومَنْ دَعَا إِلَى ضَلاَلَةٍ كَانَ عَلَيْهِ مِنَ الإِثْمِ مِثْلُ آثَامِ مَنْ تَبِعَهُ لا ينْقُصُ ذلكَ مِنْ آثَامِهِمْ شَيْئاً» رواه مسلم.

174/2 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ھىدايەتكە چاقىرسا ئۇ ئادەمگە شۇ ھىدايەتكە ئەگەشكەن ئادەملەرنىڭ ئەجرىدىن ھېچ نەرسە كېمەيتىلمەستىن ئەگەشكۈچىلەرنىڭ ئەجرىگە ئوخشاش ئەجىر بولىدۇ. كىمكى گۇمراھلىققا چاقىرسا، ئۇ ئادەمگە شۇ گۇمراھلىققا ئەگەشكەن ئادەملەرنىڭ گۇناھىدىن ھېچ نەرسە كېمەيتىلمەستىن ئەگەشكۈچىلەرنىڭ گۇناھىغا ئوخشاش بولۇپ تۇرىدۇ». [مۇسلىمدىن]

175/3 ـ وعن أبي العباسِ سهل بنِ سعدٍ السَّاعِدِيِّ رضي اللَّه عنه أن رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال يَوْمَ خَيْبَرَ: «لأُعْطِيَنَّ الرَّايَةَ غداً رَجُلاً يَفْتَحُ اللَّه عَلَى يَدَيْهِ، يُحبُّ اللَّه ورسُولَهُ، وَيُحبُّهُ اللَّه وَرَسُولُهُ» فَبَاتَ النَّاسُ يَدُوكونَ لَيْلَتَهُمْ أَيُّهُمْ يُعْطَاهَا. فَلَمَّا أَصبحَ النَّاسُ غَدَوْا عَلَى رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: كُلُّهُمْ يَرجُو أَنْ يُعْطَاهَا، فقال: «أَيْنَ عليُّ بنُ أَبي طالب؟» فَقيلَ: يا رسولَ اللَّه هُو يَشْتَكِي عَيْنَيْه قال: «فَأَرْسِلُوا إِلَيْهِ» فَأُتِي بِهِ، فَبَصقَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في عيْنيْهِ، وَدعا لَهُ، فَبَرأَ حَتَّى كَأَنْ لَمْ يَكُنْ بِهِ وَجعٌ، فأَعْطَاهُ الرَّايَةَ. فقال عليٌّ رضي اللَّه عنه: يا رسول اللَّه أُقاتِلُهمْ حَتَّى يَكُونُوا مِثْلَنَا؟ فَقَالَ: «انْفُذْ عَلَى رِسلِكَ حَتَّى تَنْزِلَ بِسَاحتِهِمْ، ثُمَّ ادْعُهُمْ إِلَى الإِسْلامِ، وَأَخْبِرْهُمْ بِمَا يجِبُ عليهم مِنْ حقِّ اللَّه تَعَالَى فِيهِ، فَواللَّه لأَنْ يَهْدِيَ اللَّه بِكَ رَجُلاً وَاحِداً خَيْرٌ لَكَ مِنْ حُمْرِ النَّعَم» متفقٌ عليه.

قوله: «يَدُوكُونَ»: أَيْ يخُوضُونَ ويتحدَّثون، قوْلُهُ: «رِسْلِكَ» بكسر الراءِ وبفَتحِهَا لُغَتَانِ، وَالْكَسْرُ أَفْصَحُ.

---

[1] سۈرە نەھل 125 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە مائىدە 2 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئال ئىمران 104 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

175/3 ـ سەھل ئىبنى سەئد سائىدىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: خەيبەر غازىتى كۈنى «مەن بۇ بايراقنى ئەتا الله ئۇنىڭ قولى بىلەن غەلبە بېرىدىغان، الله ۋە الله نىڭ رەسۇلىنى ياخشى كۆرىدىغان، الله ۋە الله نىڭ رەسۇلىمۇ ئۇنى ياخشى كۆرىدىغان كىشىگە بېرىمەن» دېدى. ساھابىلار شۇ كېچىسى ئۇ بايراقنى قايسىمىزغا بېرىدىغاندۇ؟ دەپ تالاش ـ تارتىش قىلدى. ساھابىلار تاڭ ئاتقاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلدى. ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۇ بايراقنىڭ ئۆزلىرىگە بېرىلىشىنى ئۈمىد قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەلى ئىبنى ئەبۇتالىب قەيەردە؟» دېدى. ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇنىڭ كۆزى ئاغرىق، دېيىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى چاقىرغىلى ئادەم ئەۋەتىڭلار» دېدى. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ئىككى كۆزىگە تۈكۈرۈكلەپ ئۇنىڭغا دۇئا قىلدى. شۇنىڭ بىلەن ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ كۆزى ئىلگىرى ئاغرىپ باقمىغاندەك ساقىيىپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بايراقنى ئۇنىڭغا بەردى. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇلار بىلەن تاكى ئۇلار بىزگە ئوخشاش بولغىچە (يەنى ئىسلامغا كىرمىگىچە) ئۇرۇش قىلامدىم؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن ئۇلارنىڭ زېمىنىغا چۈشكىچىلىك تەمكىنلىك بىلەن ماڭغىن، ئاندىن ئۇلارنى ئىسلامغا چاقىرغىن ۋە الله نىڭ ھەققىدىن ئىبمىلەرنىڭ ئۇلارنىڭ گەدىنىگە ۋاجىپ بولىدىغانلىقى توغرۇلۇق ئۇلارغا خەۋەر بەرگىن. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، الله سېنىڭ سەۋەبىڭ بىلەن بىر كىشىنى ھىدايەت قىلىپ قويغىنى سەن ئۈچۈن قىزىل تۆگىدىنمۇ[1] ياخشىدۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

176/4 ـ وعن أنسٍ رضي اللَّه عنه أنْ فَتًى مِنْ أَسْلَمَ قال: يا رسُولَ اللَّه إنِّي أُرِيد الْغَزْوَ ولَيْس مَعِي مَا أَتجهَّزُ بِهِ؟ قَالَ: «ائْتِ فُلاناً فإنه قَدْ كانَ تَجَهَّزَ فَمَرِضَ» فَأَتَاهُ فقال: إنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُقْرِئُكَ السَّلامَ وَيَقُولُ: أَعْطِنِي الذي تَجَهَّزْتَ بِهِ، فقال: يا فُلانَةُ أَعْطِيهِ الذي تَجَهَّزْتُ بِهِ، ولا تَحْبِسِي مِنْهُ شَيْئاً، فَواللَّه لا تَحْبِسِينَ مِنْهُ شَيْئاً فَيُبَارَكَ لَكِ فِيهِ. رواه مسلم.

4\176 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئەسلەم قەبىلىسىدىن بىر يىگىت: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن ئۇرۇش چىقىشنى خالايمەن، لېكىن مېنىڭ ئۇرۇشقا تەييارلىق كۆرگىدەك نەرسەم يوق، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن پالانچىنىڭكىگە بارغىن ئۇ تەييارلىق قىلغان ئىدى، ئەمما ئاغرىپ قالدى» دېدى. ئۇ يىگىت ئۇنىڭ قېشىغا بېرىپ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساڭا سالام ئېيتتى ۋە سېنىڭ ئۇرۇش تەييارلىق جابدۇقلىرىڭنى ماڭا بېرىشىنى ئېيتتى دېدى. ئۇ كىشى ئايالىغا: ئۇرۇشقا تەييارلىغان جابدۇقلارنى ئۇنىڭغا بەرگىن، تەييارلىغان نەرسىلەردىن ھېچ نەرسىنى تۇتۇپ قالما. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇنىڭدىن ھېچ نەرسىنى تۇتۇپ قالما، شۇنداق قىلساڭ الله بىزگە بەرىكەت بېرىدۇ، دېدى. [مۇسلىمدىن]

## 21 ـ باب

## ياخشىلىقتا ۋە تەقۋادارلىقتا ياردەملىشىش توغرىسىدا

[1] قىزىل تۆگە، شۇ ۋاقىتتىكى ئەڭ ئېسىل مال ھېسابلىناتتى

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَتَعَاوَنُوا عَلَى الْبِرِّ وَالتَّقْوَى﴾ ﴿ياخشى ئىشقا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار﴾[1] ﴿وَالْعَصْرِ . إِنَّ الْإِنْسَانَ لَفِي خُسْرٍ . إِلَّا الَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ وَتَوَاصَوْا بِالْحَقِّ وَتَوَاصَوْا بِالصَّبْرِ﴾ ﴿زامان بىلەن قەسەمكى، ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان، بىر ـ بىرىگە ھەقنى تەۋسىيە قىلىشقان، بىر ـ بىرىگە سەۋرنى تەۋسىيە قىلىشقان كىشىلەردىن باشقا ھەممە ئادەم چوقۇم زىيان ئىچىدىدۇر﴾[2] قال الإمام الشافعي رحمه الله كلاماً معناه: إن الناس أوأكثرهم في غفلة عن تدبر هذه السورة.

ئىمام شافىئى (الله ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) نىڭ بىر سۆزى بولۇپ، ئۇ سۆزنىڭ مەنىسى: كىشىلەر، ياكى نۇرغۇن كىشىلەر بۇ سۈرە ئەسرنى چوڭقۇر ئويلىنىشتىن غەپلەتتىدۇر، دېگەنلىكتىن ئىبارەتتۇر.

177/1 ـ عن أبي عبدِ الرحمن زيدِ بن خالدٍ الْجُهَنِيِّ رضيَ اللَّه عنه قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ جهَّزَ غَازِياً في سَبِيلِ اللَّه فَقَدْ غَزَا وَمَنْ خَلَفَ غَازِياً في أَهْلِهِ بِخَيْرٍ فَقَدْ غَزَا» متفقٌ عليه.

177/1 ـ زەيد ئىبنى خالىد جۇھەنى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى الله يولىدا غازات قىلغۇچىنى جابدۇپ قويسا ئۆزىمۇ غازات قىلغۇچىغا ئوخشاش ساۋابقا ئېرىشىدۇ. كىمكى غازات قىلغۇچىنىڭ ئائىلىسىدىن ياخشىلىق بىلەن خەۋەر ئېلىشقا قالسا ئۇمۇ غازات قىلغۇچىغا ئوخشاش ساۋابقا ئېرىشىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

178/2 ـ وعن أَبي سعيدٍ الخُدْرِيِّ رضي اللَّه عنهُ أَنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، بَعَثَ بَعْثاً إِلى بَنِي لِحيانَ مِنْ هُذَيْلٍ فقالَ: «لِيَنْبعِثْ مِنْ كُلِّ رَجُلَيْنِ أَحَدُهُمَا وَالأَجْرُ بَيْنَهُمَا» رواه مسلم.

178/2 ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھۇزەيل قەبىلىسىنىڭ ھەييان جەمەتىگە قوشۇن ئەۋەتمەكچى بولۇپ: «ھەر ئىككى كىشىدىن بىر كىشى بارسۇن، ئەجىر ئۇ ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئورتاق بولىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

179/3 ـ وعن ابنِ عباسٍ رضي اللَّه عنهما أَنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لَقِيَ رَكْباً بالرَّوْحَاءِ فقال: «مَنِ الْقَوْمُ؟» قالُوا: المُسْلِمُونَ، فَقَالُوا: مَنْ أَنْتَ؟ قال: «رسولُ اللَّه» فَرَفَعَتْ إِلَيْهِ امْرَأَةٌ صَبِيًّا فَقَالَتْ: أَلِهَذَا حَجٌّ؟ قال: «نَعمْ وَلَكِ أَجْرٌ» رواه مسلم.

179/3 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رەۋھادا[3] ئاتلىق ئادەملەرگە ئۇچرىشىپ: «سىلەر كىم بولىسىلەر؟» دېدى. ئۇلار: بىز مۇسۇلمانلار، دەپ جاۋاب بەردى. ئۇلار: سەن كىم؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله نىڭ ئەلچىسى» دېدى. بىر ئايال بىر كىچىك بالىنى كۆتۈرۈپ كېلىپ ھەج قىلسا بولامدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شۇنداق، ۋە سىزگىمۇ ئۇنىڭ ئەجرى بولىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

---

[1] سۈرە مائىدە 2 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە ئەسر تولۇق ئايىتى.

[3] مەدىنە مۇنەۋۋەر نىڭ يېنىدىكى بىر ئورۇننىڭ ئىسمى.

180/4 ـ وَعَنْ أَبِي موسى الأشْعَرِيِّ رضيَ اللّهُ عنه، عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنَّهُ قال: «الخَازِنُ المُسْلِمُ الأَمِينُ الذي يُنَفِّذُ ما أُمِرَ بِهِ، فَيُعْطِيهِ كَامِلاً مَوفراً، طَيِّبَةً بِهِ نَفْسُهُ فَيَدْفَعُهُ إِلى الذي أُمِرَ لَهُ بِهِ أَحَدُ المُتَصَدِّقَيْنِ» متفقٌ عليه.

وفي رواية: «الذي يُعْطِي مَا أُمِرَ بِهِ» وضَبَطُوا «المُتَصدِّقَيْنِ» بفتح القاف مع كسر النون على التَّثْنِيَةِ، وعَكْسُهُ عَلَى الجمْعِ وكلاهُمَا صَحِيحٌ.

180/4 ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بۇيرۇقنى جايىدا ئورۇنلايدىغان، بېرىشكە تېگىشلىكنى كۆڭۈل ئازادىلىك بىلەن (قىلچىلىكمۇ ھەسەت قىلماستىن) تولۇق بېرىدىغان، كىمگە بېرىشكە بۇيرۇلسا شۇنىڭغا بېرىدىغان ئىشەنچىلىك مۇسۇلمان ئامبارچى (بەرگەن نەرسە ئۆزىنىڭ بولمىسىمۇ) سەدىقە بەرگۈچىلەرنىڭ بىرىدۇر» ـ دېگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 22 ـ باب

### سەمىمىيەت توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّمَا الْمُؤْمِنُونَ إِخْوَةٌ﴾ ﴿مۆمىنلەر ھەقىقەتەن قېرىنداشلاردۇر﴾[1] ﴿وَأَنْصَحُ لَكُمْ﴾ الله تائالا نۇھ ئەلەيھىسسالامدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەرگە نەسىھەت قىلىمەن﴾[2] ﴿وَأَنَا لَكُمْ نَاصِحٌ أَمِينٌ﴾ ۋە ھۇد ئەلەيھىسسالامدىن خەۋەر بېرىپ الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿مەن سىلەرگە ئىشەنچىلىك نەسىھەتچىمەن﴾[3].

181/1 ـ عن أَبِي رُقَيَّةَ تَمِيمِ بنِ أَوْس الدَّارِيِّ رضي اللّه عنه أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «الدِّينُ النَّصِيحَةُ» قُلْنَا: لِمَنْ؟ قَالَ «للّه وَلِكِتَابِهِ ولِرسُولِهِ وَلأَئمَّةِ المُسْلِمِينَ وَعَامَّتِهِمْ» رواه مُسْلم.

181/1 ـ تەمىم ئىبنى ئەۋس دارىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «دىن دېگەنلىك سەمىمىي سادىقتمەنلىك دېگەنلىكتۇر» دېدى. بىز: كىمگە سادىقتمەنلىك قىلىنىدۇ؟ دەپ سورىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله غا ۋە الله نىڭ رەسۇلىغا، مۇسۇلمانلارنىڭ باشلىقلىرىغا، ۋە بارلىق مۇسۇلمانلارغا» دېدى. [مۇسلىمدىن]

182/2 ـ عَنْ جرير بْنِ عبدِ اللّه رضي اللّه عنه قال: بَايَعْتُ رَسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَلَى: إِقَامِ الصَّلاَةِ، وإِيتَاءِ الزَّكَاةِ، وَالنُّصْحِ لِكلِّ مُسْلِمٍ. متفقٌ عليه.

182/2 ـ جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ناماز ئوقۇشقا زاكات بېرىشكە ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ ھەممىسىگە سەمىمىي بولۇشقا بەيئەت قىلدىم. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

---

[1] سۈرە ھۇجۇرات 10 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئەئراف 62 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئەئراف 68 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

183/3 ـ عَنْ أَنَس رضي اللَّه عنه عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لاَ يُؤْمِنُ أَحَدُكُمْ حَتَّى يُحِبَّ لأَخِيهِ مَا يُحِبُّ لِنَفْسِهِ» متفقٌ عليه.

**183/3 ـ** ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۆزى ياخشى كۆرگەن نەرسىنى ئۆز دىنىي قېرىندىشى ئۈچۈنمۇ ياخشى كۆرمىگىچە، ھەقىقىي مۆمىن بولالمايدۇ ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 23 ـ باب

## ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَلْتَكُنْ مِنْكُمْ أُمَّةٌ يَدْعُونَ إِلَى الْخَيْرِ وَيَأْمُرُونَ بِالْمَعْرُوفِ وَيَنْهَوْنَ عَنِ الْمُنْكَرِ وَأُولَـئِكَ هُـمُ الْمُفْلِحُـونَ﴾ ﴿سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا خەيرلىك ئىشلارغا دەۋەت قىلىدىغان، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ، يامان ئىشلارنى مەنئى قىلىدىغان بىر جامائە بولسۇن؛ ئەنە شۇلار مەخسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر﴾[1] ﴿كُنْتُمْ خَيْرَ أُمَّةٍ أُخْرِجَتْ لِلنَّاسِ تَأْمُرُونَ بِالْمَعْرُوفِ وَتَنْهَوْنَ عَنِ الْمُنْكَرِ﴾ ﴿سىلەر ئىنسانلار مەنپەئەتى ئۈچۈن ئوتتۇرىغا چىقىرىلغان ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسىدىغان ئەڭ ياخشى ئۈممەتسىلەر﴾[2] ﴿خُذِ الْعَفْوَ وَأْمُرْ بِالْعُرْفِ وَأَعْرِضْ عَنِ الْجَاهِلِينَ﴾ ﴿ئەپۇنى دوست تۇتقىن، ياخشىلىققا بۇيرىغىن، نادانلار بىلەن تەڭ بولمىغىن﴾[3] ﴿وَالْمُؤْمِنُونَ وَالْمُؤْمِنَاتُ بَعْضُهُمْ أَوْلِيَاءُ بَعْضٍ يَأْمُرُونَ بِالْمَعْرُوفِ وَيَنْهَوْنَ عَنِ الْمُنْكَرِ﴾ ﴿مۆمىن ئەرلەر، مۆمىن ئاياللار بىر ـ بىرى بىلەن دوستتۇر، ئۇلار (كىشىلەرنى) ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، يامان ئىشلاردىن توسۇيدۇ﴾[4] ﴿لُعِنَ الَّذِينَ كَفَرُوا مِنْ بَنِي إِسْرَائِيلَ عَلَى لِسَانِ دَاوُدَ وَعِيسَى ابْنِ مَرْيَمَ ذَلِكَ بِمَا عَصَوْا وَكَانُوا يَعْتَدُونَ،كَانُوا لا يَتَنَاهَوْنَ عَنْ مُنْكَرٍ فَعَلُوهُ لَبِئْسَ مَا كَانُوا يَفْعَلُونَ﴾ ﴿بەنى ئىسرائىلدىن كاپىر بولغانلارغا داۋۇتنىڭ ۋە مەريەم ئوغلى ئىسانىڭ تىلى بىلەن لەنەت قىلىندى. بۇ ئۇلارنىڭ ئاسىيلىق قىلغانلىقلىرى ۋە ھەددىدىن ئېشىپ كەتكەنلىكلىرىدىن بولدى. ئۇلار ئۆزلىرى قىلغان يامان ئىشلاردىن بىر ـ بىرىنى توسمايتتى. ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرى نېمە دېگەن يامان﴾[5] ﴿وَقُلِ الْحَقُّ مِنْ رَبِّكُمْ فَمَنْ شَاءَ فَلْيُؤْمِنْ وَمَنْ شَاءَ فَلْيَكْفُرْ﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد،) (بۇ) ھەق (قۇرئان) پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن نازىل بولىدۇ، خالىغان ئادەم ئىمان ئېيتسۇن، خالىغان ئادەم كاپىر بولسۇن﴾[6] ﴿فَاصْدَعْ بِمَا تُؤْمَرُ وَأَعْرِضْ عَنِ الْمُشْرِكِينَ﴾ ﴿ساڭا بۇيرۇلغاننى ئاشكارا ئوتتۇرىغا قويغىن﴾[7] ﴿أَنْجَيْنَا الَّذِينَ يَنْهَوْنَ عَنِ السُّوءِ وَأَخَذْنَا الَّذِينَ ظَلَمُوا بِعَذَابٍ

[1] سۈرە ئال ئىمران 104 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئال ئىمران 110 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئەئراف 199 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە تەۋبە 71 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] سۈرە مائىدە 78 ـــ 79 ـ ئايەتلەر.
[6] سۈرە كەھف 29 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[7] سۈرە ھىجر 94 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بَئِيسٍ بِمَا كَانُوا يَفْسُقُونَ﴾ ﴿يامان ئىشتىن مەنئى قىلغۇچىلارنى قۇتقۇزدۇق، اللە نىڭ ئەمرىدىن چىققانلىقلىرى ئۈچۈن، زالىملارنى قاتتىق ئازابقا دۇچار قىلدۇق﴾[1].

184/1 ـ عن أبي سعيدٍ الخُدْريِّ رضي اللّه عنه قال: سمِعْتُ رسُولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «مَنْ رَأى مِنْكُم مُنْكراً فَلْيغيِّرْهُ بِيَدِهِ، فَإنْ لَمْ يَسْتَطعْ فَبِلِسَانِهِ، فَإِنْ لَمْ يَسْتَطِعْ فَبقَلبِهِ وَذَلَكَ أَضْعَفُ الإِيمانِ» رواه مسلم.

**184/1 ـ** ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «سىلەردىن بىرىڭلار بىر يامانلىقنى كۆرسە ئۇنى قولى بىلەن (ئەمەلى ھەرىكىتى بىلەن) ئۆزگەرتسۇن. ئەگەر ئۇنىڭغا قادىر بولالمىسا، تىلى بىلەن (سۆزلەپ چۈشەندۈرۈش ئارقىلىق) ئۆزگەرتسۇن. ئۇنىڭغىمۇ قادىر بولالمىسا قەلبى بىلەن بولسىمۇ نارازى بولسۇن، ئاشۇ قەلبى بىلەن نارازى بولۇش بولسا، ئىماننىڭ ئەڭ ئاجىز ئىكەنلىكىنىڭ ئىپادىسىدۇر». [مۇسلىمدىن]

185/2 ـ عن ابنِ مسْعُودٍ رضي اللّه عنه أنَّ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَا مِنَ نَبِيٍّ بعَثَهُ اللّه في أُمَّةٍ قَبْلِي إلاَّ كان لَه مِن أُمَّتِهِ حوارِيُّون وأَصْحَابٌ يَأْخذون بِسُنَّتِهِ ويقْتَدُون بأمْرِه، ثُمَّ إنَّها تَخْلُفُ مِنْ بعْدِهمْ خُلُوفٌ يقُولُون مَالاَ يفْعلُونَ، ويفْعَلُون مَالاَ يُؤْمَرون، فَمَنْ جاهدهُم بِيَدِهِ فَهُو مُؤْمِنٌ، وَمَنْ جاهدهم بقَلْبِهِ فَهُو مُؤْمِنٌ، ومَنْ جَاهَدهُمْ بِلِسانِهِ فَهُو مُؤْمِنٌ، وليس وراءَ ذلِك مِن الإِيمانِ حبَّةُ خرْدلٍ» رواه مسلم.

**185/2 ـ** ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اللە مەندىن ئىلگىرى ئەۋەتكەن ھەر قانداق پەيغەمبەرنىڭ ئۆز ئۈممىتىدىن سۈننىتىنى تۇتۇپ بۇيرۇقلىرىغا ئەگىشىدىغان ھەۋارىيىنلىرى[2] بولغان ئىدى. پەيغەمبەرلەردىن كېيىن، ئۇلارنىڭ دېگىنىگە ئۆزى ئەمەل قىلمايدىغان، بۇيرۇلمىغاننى قىلىدىغان كىشىلەر پەيدا بولدى. كىمكى ئۇلار بىلەن قولى بىلەن ئېلىشسا ئۇ مۆمىندۇر ۋە كىمكى ئۇلار بىلەن قەلبى بىلەن ئېلىشسا ئۇ مۆمىندۇر. كىمكى ئۇلار بىلەن تىلى بىلەن ئېلىشسا ئۇمۇ مۆمىندۇر. ئۇنداق قىلمىسا ئۇ ئاددەمدە قىچىنىڭ ئۇرۇقچىلىكمۇ ئىمان بولمايدۇ». [مۇسلىمدىن]

186/3 ـ عن أبي الوليدِ عُبَادَةَ بنِ الصَّامِتِ رضي اللّه عنه قال: «بايعنا رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم على السَّمعِ والطَّاعَةِ في العُسْرِ وَاليُسْرِ والمَنْشَطِ والمَكْرَهِ، وَعلى أَثَرَةٍ عَلَيْنَا، وعَلَى أَنْ لاَ نُنَازِعَ الأَمْرَ أَهْلَهُ إِلاَّ أَنْ تَرَوْا كُفْراً بَوَاحاً عِنْدكُمْ مِنَ اللّه تعالَى فيه بُرهانٌ، وعلى أن نقول بالحقِّ أينَما كُنَّا لا نخافُ في اللّه لَوْمَةَ لائمٍ» متفقٌ عليه.

**186\3 ـ** ئۇبادە ئىبنى سامىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قىيىنچىلىق ۋە ئاسانچىلىق، خۇشال ۋە بىئارام بولغان چاغلىرىمىزدا، سۆزىدىن چىقماي ئىتائەت قىلىشقا، شەخسىيەتچىلىك قىلماسلىققا، ھەر قانداق ۋاقىتلىرىمىزدا قىلىۋاتقان ئىشىدا ئاشكارا كۇفۇرلۇقنىڭ سادىر بولغانلىقىغا اللە تەرەپتىن بولغان ھۆججىتىمىز بولمىسا شۇ ئىشتا

---

[1] سۈرە ئەئراف 165 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] ھەۋارىيىن دېگەن، پەيغەمبەرنىڭ تاللانغان مۇخلىسلىرى چىن كۆڭلىدىن ئىخلاسمەن قىلغۇچىلىرى دېگەنلىكتۇر.

شۇ ئىشنىڭ ئەھلى بىلەن تالاش ـ تارتىش قىلماسلىقتا، قەيەردە بولساق الله نىڭ يولىدا مالامەت قىلغۇچىنىڭ مالامىتىدىن قورقماي ھەقنى سۆزلەشكە بەيئەت قىلدۇق. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

187/4 ـ عن النعْمانِ بنِ بَشيرٍ رضي اللَّه عنهما عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَثَلُ القَائِمِ في حُدودِ اللَّه، والْوَاقِعِ فيها كَمَثَلِ قَومٍ اسْتَهَمُوا على سفينةٍ فصارَ بعضُهم أعلاهَا وبعضُهم أسفلَها وكانَ الذينَ في أسفلها إِذَا اسْتَقَوْا مِنَ الماءِ مَرُّوا عَلَى مَنْ فَوْقَهُمْ فَقَالُوا: لَوْ أَنَّا خَرَقْنَا في نَصِيبنا خَرْقاً وَلَمْ نُؤْذِ مَنْ فَوْقَنَا، فَإِنْ تَرَكُوهُمْ وَمَا أَرادُوا هَلَكُوا جَميعاً، وإِنْ أَخَذُوا عَلَى أَيْديهم نَجوْا ونجوْا جَميعاً». رواهُ البخاري.

187/4 ـ نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله نىڭ چەك ـ چېگرىسىنى قوغدىغان [1] ئادەم بىلەن ئۇنىڭغا تاجاۋۇز قىلغان ئادەمنىڭ مىسالى كېمىدە ياخشى ئورۇنغا ئورۇنلىشىۋېلىشى ئۈچۈن چەك تاشلاپ ئۇلارنىڭ بەزىلىرى كېمىنىڭ ئۈستىگە، بەزىلىرى كېمىنىڭ ئاستىغا ئورۇنلاشقان كىشىلەرگە ئوخشايدۇ. كېمىنىڭ ئاستىغا ئورۇنلاشقانلىرى ئۈستىگە چىقىپ سۇ ئالماقچى بولسا، ئۈستىدىكى ئادەملەرنىڭ قېشىدىن ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇ. شۇڭلاشقا ئۇلار: ئۆزلىرىمىز ئولتۇرغان جايدىن بىر تۆشۈك ئېچىپ سۇنى شۇ يەردىن ئالساق، ئۈستىدىكىلەرنى ئاۋارە قىلمىغىدەكمىز، دېيىشىدۇ. ئۈستۈنكى قەۋەتتىكىلەر ئاستىنقى قەۋەتتىكىلەرنىڭ خاھىشىغا قويۇپ بەرسە ھەممىسى تەڭ ھالاك بولىدۇ. ئەگەر ئۈستۈنكى قەۋەتتىكىلەر ئاستىنقى قەۋەتتىكىلەرنىڭ قولىنى تۇتۇۋېلىپ، تۆشۈك تەشكىلى قويمىسا ئۇلارنىڭ ھەممىسى بىردەك نىجاتلىققا ئېرىشىدۇ». [بۇخارىدىن]

188/5 ـ عَنْ أُمِّ الْمُؤْمِنِينَ أُمِّ سَلَمَةَ هِنْدٍ بنتِ أَبِي أُمَيَّةَ حُذيْفَةَ رضي اللَّه عنها، عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أنه قال: «إِنَّهُ يُسْتَعْمَلُ عَلَيْكُمْ أُمَراءُ فَتَعْرِفُونَ وتُنْكِرُونَ فَمنْ كَرِه فقدْ بَرِىءَ وَمَنْ أَنْكَرَ فَقَدْ سَلِمَ، وَلَكِنْ مَنْ رَضِيَ وَتَابَعَ» قالوا: يا رَسُولَ اللَّه أَلاَ نُقَاتِلُهُمْ؟ قَالَ: «لاَ، مَا أَقَامُوا فِيكُمْ الصَّلاَةَ» رواه مسلم.

مَعْنَاهُ: مَنْ كَرِهَ بِقَلْبِهِ ولَمْ يَسْتَطِعْ إِنْكَاراً بِيَدٍ وَلا لِسَانٍ فَقَدْ بَرِئَ مِنَ الإِثمِ وَأَدَّى وَظِيفَتَهُ، ومَنْ أَنْكَرَ بِحَسَبِ طَاقَتِهِ فَقَدْ سَلِمَ مِنْ هَذهِ المعصيةِ، وَمَنْ رَضيَ بِفِعْلِهِمْ وتابعهم، فَهُوَ العَاصِي.

188/5 ـ مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «سىلەرگە بىر تۈركۈم كىشىلەر ھوقۇقدار بولىدۇ. سىلەر ئۇلارنىڭ قىلىۋاتقان ئىشىنىڭ بەزىسىنى تونۇيسىلەر ۋە بەزىسىنى ئىنكار قىلىسىلەر (ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىدىن شەرىئەتكە ئۇيغۇن كېلىدىغانلىرىمۇ ۋە كەلمەيدىغانلىرىمۇ بار) كىمكى شەرىئەتكە ئۇيغۇن كەلمەيدىغان ئەمەللەرنى يامان كۆرسە ئۇنىڭ گۇناھىدىن يىراق بولغان بولىدۇ. كىمكى ئۇلارنى ئىنكار قىلسا، گۇناھىدىن سالامەت قالىدۇ. لېكىن كىمكى ئۇلارغا رازى بولسا ۋە ئەگەشسە گۇناھكار بولىدۇ» دېگەندە. ساھابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇلارغا بىلەن ئۇرۇش ئاچمامدۇق؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق، ئۇلار سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا ناماز ئوقۇپلا تۇرىدىكەن، ئۇلارغا بىلەن ئۇرۇشماڭلار» دېدى. [مۇسلىمدىن]

[1] الله نىڭ ھارام قىلغان ئىشلىرىنى توسۇش

189/6 ـ عن أُمِّ الْمُؤْمِنِين أُمِّ الْحكَم زَيْنبَ بِنْتِ جحْشٍ رضي اللَّه عنها أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم دَخَلَ عَلَيْهَا فَزِعاً يقُولُ: «لا إِلهَ إِلاَّ اللَّه، ويْلٌ لِلْعربِ مِنْ شَرٍّ قَدِ اقْتربَ، فُتِحَ الْيَوْمَ مِن ردْمِ يَأْجُوجَ وَمأْجوجَ مِثْلُ هذِهِ» وَحَلَّقَ بأُصْبُعه الإِبْهَامِ والَّتِي تَلِيهَا. فَقُلْتُ: يَا رسول اللَّه أَنَهْلِكُ وفِينَا الصَّالحُونَ؟ قال: «نَعَمْ إِذَا كَثُرَ الْخَبَثُ» متفقٌ عليه.

189/6 ـ مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى ئۇممۇ ھەكەم رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چېچىلغان ھالدا ئۇنىڭ قېشىغا كىردى ـ دە، «بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق. ئەرەبلەرگە ۋاي! ئۇلارغا بىر يامانلىق يېقىن كەلدى. بۈگۈن يەئجۇج ـ مەئجۇجنىڭ يوچۇقىدىن مۇشۇنچىلىك ئېچىلىپ كەتتى» دېدى ـ دە، باش بارمىقى بىلەن كۆرسەتكۈچ بارمىقىنى چەمبەر شەكىلدە قىلىپ كۆرسەتتى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىزنىڭ ئارىمىز ياخشى كىشىلەر تۇرۇقلۇقمۇ ھالاك بولۇپ كېتەمدۇق؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شۇنداق بۇزۇقچىلىق كۆپىيىپ كەتسە (ياخشىلار ئۇنى توسمىسا) شۇنداق بولىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

190/7 ـ عنْ أَبِي سَعيد الْخُدْرِيِّ رضي اللَّه عنه عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِيَّاكُم وَالْجُلُوسَ في الطرُقَاتِ» فقَالُوا: يَا رسَولَ اللَّه مَالَنَا مِنْ مَجالِسنَا بُدٌّ، نَتحدَّثُ فِيهَا، فقال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: فَإِذَا أَبَيْتُمْ إِلاَّ الْمَجْلِس فَأَعْطُوا الطَّرِيقَ حَقَّهُ" قالوا: ومَا حَقُّ الطَّرِيقِ يا رسولَ اللَّه؟ قال: «غَضُّ الْبَصَر، وكَفُّ الأَذَى، وردُّ السَّلامِ، وَالأَمْرُ بالْمعْروفِ، والنَّهْيُ عنِ الْمُنْكَرَ» متفقٌ عليه.

190/7 ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىگە: «يوللاردا ئولتۇرۇشتىن ھەزەر ئەيلەڭلار» دېدى. ساھابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىزگە يوللاردا ئولتۇرماي ئامال يوق. بىز ئۇ يەردە پاراڭلىشىپ ئولتۇرۇپ قالىمىز، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر ئولتۇرمىسىڭلار، دەپ تۇرۇۋالساڭلار، يولنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىڭلار» دېدى. ساھابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! يولنىڭ ھەققى نېمە؟ دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كۆزنى (ھارام ئىشلاردىن) يۇمۇش ۋە باشقىلارغا ئەزىيەت قىلىشتىن ئۆزىنى تارتىش، سالام قايتۇرۇش، ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇش» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

191/8 ـ عن ابن عباس رضي اللَّه عنهما أَن رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رأى خَاتَماً مِنْ ذَهَبٍ في يَدِ رَجُلٍ، فَنَزَعَهُ فطَرحَهُ وقَال: «يَعْمَدُ أَحَدُكُمْ إِلَى جَمْرَةٍ مِنْ نَارٍ فَيجْعلهَا في يَدِهِ،" فَقِيل لِلرَّجُل بَعْدَ مَا ذَهَبَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: خُذْ خَاتَمَكَ، انتَفعْ بِهِ. قَالَ: لا واللَّه لا آخُذُهُ أَبداً وقَدْ طَرحهُ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. رواه مسلم.

191/8 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كىشىنىڭ قولىدىكى بىر دانە ئالتۇن ئۈزۈكنى كۆرۈپ ئۇنى تارتىپ ئېلىپ تاشلىۋېتىپ: «سىلەردىن بىرەرسىڭلار قولىدا ئوتنىڭ چوغىنى تۇتۇپ تۇرۇشنى خالامدۇ؟» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەتكەن چاغدا باشقىلار ئۇ كىشىگە: ئۈزۈكۈڭنى ئېلىپ ئۇنىڭدىن پايدىلانغىن، دېدى. ئۇ كىشى: ياق، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاشلىۋەتكەن نەرسىنى ھەرگىز ئالمايمەن دېدى. [مۇسلىمدىن]

192/9 ـ عَنْ أَبِي سعيدٍ الْحسنِ البصْرِي أَنَّ عَائِذَ بن عمْرٍو رضي اللَّه عنه دخَلَ عَلَى عُبَيْدِ اللَّهِ بن زيَادٍ فَقَالَ: أَيْ بنيَّ، إِنِّي سمِعتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقولُ: «إِنَّ شَرَّ الرِّعاءِ الْحُطَمَةُ» فَإِيَّاكَ أَنْ تَكُونَ مِنْهُمْ. فَقَالَ لَهُ: اجْلِسْ فَإِنَّمَا أَنت مِنْ نُخَالَةِ أَصْحَابِ مُحَمَّدٍ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فقال: وهَلْ كَانَتْ لَهُمْ نُخَالَةٌ إِنَّمَا كَانَتِ النُّخالَةُ بَعْدَهُمْ وَفي غَيرِهِمْ، رواه مسلم.

**192/9** ـ ئەبۇسەئىد ھەسەنبەسىرىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئائىزە ئىبنى ئەمرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇبەيدۇللاھ ئىبنى زىيادنىڭكىگە كىرىپ: ئى ئوغلۇم! مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم، «ھەقىقەتەن پادىچىلارنىڭ ئەڭ ئەسكىسى ئۆز ماللىرىغا ياخشى قارىمايدىغان كىشىلەردۇر. (كىشىلەرنىڭ ئەڭ ئەسكىسىمۇ ئۆز پۇقراسىنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئالمايدىغان، ئۇلارنى ئېزىپ تۇرىدىغان ھاكىمدۇر)» سەن ئۇنداقلاردىن بولۇپ قالمىغىن، دېۋىدى. ئۇبەيدۇللا ئائىزگە: ئولتۇرە، ئۆزەڭ بولساڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىنىڭ كېپەكىغۇ، دېدى. ئائىز ئىبنى ئەمر: ساھابىلارنىڭ ئىچىدە تاسقالغان كېپەكتەك ئەرزىمەس كىشىلەر بولغان ئەمەس. ھەقىقەتەن ئەرزىمەس كېپەكلەر ساھابىلاردىن كېيىن ساھابىلاردىن باشقا كىشىلەردە بولىدۇ، دېدى (ساھابىلار شۇنچىلىك قىممەتلىك كىشىلەردۇركى، ئۇلار ھەقنى كۆچلەندۇرۇپ، باتىلنى يوقىتىشتا تارىختا مىسلى كۆرۈلمىگەندۇر. شۇڭا ئائىز ئىبنى ئەمرى زىياد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئىمام ھۇسەيىننىڭ قاتىلى بولغان زالىم ئىبنى زەيادقىمۇ ھەقنى سۆزلەشتە قىلچە قورقۇپ قالمىغان). [مۇسلىمدىن]

193/10– الْعاشرُ: عَنْ حذيفةَ رضي اللَّه عنه أَنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «والَّذِي نَفْسِي بِيَدِهِ لَتَأْمُرُنَّ بالْمعرُوفِ، ولَتَنْهَوُنَّ عَنِ الْمُنْكَرِ، أَوْ لَيُوشِكَنَّ اللَّه أَنْ يَبْعث عَلَيْكمْ عِقَاباً مِنْهُ، ثُمَّ تَدْعُونَهُ فَلاَ يُسْتَجابُ لَكُمْ» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

**193/10** ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جېنىم ئىلكىدە بولغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سىلەر ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسۇيسىلەر، ئۇنداق قىلمىساڭلار الله سىلەرگە يېقىندىلا ئازاب ئەۋەتىدۇ. ئاندىن سىلەر الله غا دۇئا قىلىسىلەر ـ يۇ، دۇئايىڭلار ئىجابەت بولمايدۇ». [تىرمىزىدىن]

194/11 ـ عنْ أَبِي سَعيد الْخُدريِّ رضي اللَّه عنه عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «أَفْضَلُ الْجِهَادِ كَلِمَةُ عَدْلٍ عندَ سلْطَانٍ جائِرٍ» رواه أَبو داود، والترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

**194/11** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جىھادنىڭ ئەۋزىلى زالىم پادىشاھنىڭ ئالدىدا (قورقماستىن) ھەق گەپنى سۆزلەشتۇر». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

195/12 ـ عنْ أَبِي عبدِ اللَّه طارِقِ بنِ شِهابٍ الْبُجَلِيِّ الأَحْمَسِيِّ رضي اللَّه عنه أَنَّ رجلاً سأَلَ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وقَدْ وَضعَ رِجْلَهُ في الغَرْزِ: أَيُّ الْجهادِ أَفضَلُ؟ قَالَ: «كَلِمَةُ حقٍّ عِنْدَ سُلْطَانٍ جائِرٍ» رَوَاهُ النسائيُّ بإِسنادٍ صحيحٍ.

**195/12** ـ تارىق ئىبنى شىهاب بەجەلى رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى ئاتنىڭ ئۈزەڭگىسىنى دەسسەپ تۇرۇپ پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامدىن: قايسى جىهاد ھەممىدىن ئەۋزەل؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «زالىم پادىشاھنىڭ ئالدىدا ھەقنى سۆزلەش» دېدى. [نەسەئىدىن]

**196/13** ـ عن ابن مَسْعُودٍ رضي اللَّه عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ أَوَّلَ مَا دخَلَ النَّقْصُ عَلَى بَنِي إِسْرائيلَ أَنَّه كَانَ الرَّجُلُ يَلْقَى الرَّجُلَ فَيَقُولُ: يَا هَذَا اتَّق اللَّه وَدعْ مَا تَصْنَعُ فَإِنَّهُ لا يَحِلُّ لك، ثُم يَلْقَاهُ مِن الْغَدِ وَهُو عَلَى حالِهِ، فلا يمْنَعُه ذلِك أَنْ يكُونَ أَكِيلَهُ وشَرِيبَهُ وقَعِيدَهُ، فَلَمَّا فَعَلُوا ذَلِكَ ضَرَبَ اللَّه قُلُوبَ بَعْضِهِمْ بِبَعْضٍ» ثُمَّ قال: ﴿لُعِنَ الَّذِينَ كَفَرُوا مِنْ بَنِي إِسْرائيلَ عَلَى لِسَانِ دَاوُدَ وَعِيسَى ابْنِ مَرْيَمَ ذَلِكَ بِمَا عَصَوْا وَكَانُوا يَعْتَدُونَ. كَانُوا لا يَتَنَاهَوْنَ عَنْ مُنْكَرٍ فَعَلُوهُ لَبِئْسَ مَا كَانُوا يَفْعَلُونَ تَرَى كَثِيراً مِنْهُمْ يَتَوَلَّوْنَ الَّذِينَ كَفَرُوا لَبِئْسَ مَا قَدَّمَتْ لَهُمْ أَنْفُسُهُمْ﴾ إلي قوله ﴿فَاسِقُونَ﴾.

ثُمَّ قَالَ: «كَلاَّ، وَاللَّه لَتَأْمُرُنَّ بالْمعْرُوفِ، وَلَتَنْهوُنَّ عَنِ الْمُنْكَرِ، ولَتَأْخُذُنَّ عَلَى يَدِ الظَّالِمِ، ولَتَأْطِرُنَّهُ عَلَى الْحَقِّ أَطْراً، ولَتقْصُرُنَّهُ عَلَى الْحَقِّ قَصْراً، أَوْ لَيَضْرِبَنَّ اللَّه بقُلُوبِ بَعْضِكُمْ عَلَى بَعْضٍ، ثُمَّ لَيَلْعَنَكُمْ كَمَا لَعَنَهُمْ» رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن.

هذا لفظ أبي داود، ولفظ الترمذي: قال رسول الله صلى الله عليه وسلم: «لما وقعت بنو اسرائيل في المعاصي نهتهم علمائهم فلم ينتهوا فجالسوهم في مجالسهم وواكلوهم وشاربوهم فضرب الله قلوب بعضهم ببعض، ولعنهم على لسان داود وعيسى ابن مريم ذلك بما عصوا وكانوا يعتدون» فجلس رسول الله صلى الله عليه وسلم وكان متكئاً فقال: «لا والذي نفسي بيده حتى تأطروهم على الحق أطراً».

**196/13** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنهۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دېگەن: «بەنى ئىسرائىلنىڭ دەسلەپتىلا سەل قارىغان يېتەرسىزلىكى شۇكى، بىر كىشى يەنە بىر كىشىگە ئۇچراشسا: ئى بۇ ئىشتا الله دىن قورق، قىلىۋاتقان ئىشىڭنى تاشلا. ئۇ ساڭا ھالال ئەمەس، دەيتتى. ئاندىن ئۇ ئەتىسى ھېلىقى ئادەمنى يەنە شۇ ھالىتىدە ئۇچراتسىمۇ يەنىلا ئۇ ئادەم بىلەن بىللە يېيىش ۋە ئىچىش، ھەمسۆھبەت بولۇشتىن يانمايتتى. شۇنىڭ بىلەن الله تائالا ئۇلارنىڭ بەزىلىرىنىڭ سەۋەبى بىلەن بەزىلىرىنىڭ قەلبىنى پېچەتلەپ قويدى. ئاندىن ﴿بەنى ئىسرائىلدىن كاپىر بولغانلارغا داۋۇدنىڭ ۋە مەريەمنىڭ ئوغلى ئىسانىڭ تىلى بىلەن لەنەت قىلىندى. بۇ ئۇلارنىڭ ئاسىيلىق قىلغانلىقلىرى ۋە ھەددىدىن ئېشىپ كەتكەنلىكلىرىدىن بولدى. ئۇلار ئۆزلىرى قىلغان يامان ئىشلاردىن بىر ـ بىرىنى توسمايتتى. ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرى نېمە دېگەن يامان! ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى ئۈچۈن ئالدىن تەييارلىغان ئەمەللىرى نېمە دېگەن يامان! (بۇ ئەمەللەر) ئۇلارغا الله نىڭ غەزىپىنى ئېلىپ كەلدى. ئۇلار مەڭگۈ ئازابتا قالغۇچىلاردۇر. ئەگەر ئۇلار الله غا، پەيغەمبەرگە ۋە پەيغەمبەرگە نازىل بولغان كىتابقا ئىمان ئېيتسا ئىدى، كاپىرلارنى دوست تۇتمايتتى. لېكىن ئۇلارنىڭ تولىسى پاسىقلاردۇر﴾[1] ئاندىن: «ئاگاھ بولۇڭلار! الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سىلەر ياخشىلىققا بۇيرۇيسىلەر، يامانلىقتىن توسىسىلەر، زالىمنى زالىملىق قىلمىشىدىن تۇسۇپ، ئۇنىڭغا ھەقنى تونۇتىسىلەر. ئۇنىڭغا ھەق

---

[1] سۈرە مائىدە 78 ـــ 81 ـ ئايەتكىچە.

ئىشىنىلا قىلىدۇرۇسىلەر، ئەگەر ئۇنداق قىلمايدىكەنسىلەر الله سىلەردىن بەزىڭلارنىڭ سەۋەبى بىلەن قالغانلىرىڭلارنىڭ قەلبىنى پېچەتلەپ قويىدۇ. ئاندىن بەنى ئىسرائىلنى ئۆز رەھمىتىدىن يىراق قىلغىنىدەك سىلەرنىمۇ ئۆز رەھمىتىدىن يىراق قىلىۋېتىدۇ». دېگەن ئىدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

تىرمىزىنىڭ رىۋايىتىدە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بەنى ئىسرائىل گۇناھلارغا بېرىلگەندە ئۇلارنىڭ ئۆلىمالىرى چەكلىۋىدى، ئۇلار يانمىدى. شۇنداق بولسىمۇ ئۇلارنىڭ ئۆلىمالىرى ئۇلار بىلەن سۆھبەتلەردە بىللە بولۇپ، يېيىشەتتى ۋە ئىچىشەتتى. ئۇلارنىڭ ئاسىي بولغانلىقى ۋە ھەددىدىن ئاشقانلىقى ئۈچۈن الله تائالا بەزىسىنىڭ سەۋەبى بىلەن بەزىسىنىڭ قەلبلىرىنى پېچەتلىۋەتتى ۋە داۋۇد ئەلەيھىسسالام مەريەمنىڭ ئوغلى ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ تىلى بىلەن ئۇلارغا لەنەت قىلدى». پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۆلىنىپ ئولتۇرۇپ: «ئۇنداق بولمىسۇن، جېنىم ئىلكىدە بولغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، سىلەر زالىملارنى ھەقكە تەرەپكە ئۇندەپ ئۇلارنى ئۇستىدە تۇرىدىغان قىلىشىڭلار كېرەك» دېدى.

197/14 ـ عن أَبي بَكْرٍ الصِّدِّيق، رضي اللَّه عنه. قال: يا أَيُّهَا النَّاسُ إِنَّكُمْ تقرءونَ هَذِهِ الآيةَ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا عَلَيْكُمْ أَنْفُسَكُمْ لا يَضُرُّكُمْ مَنْ ضَلَّ إِذَا اهْتَدَيْتُمْ﴾ وإِني سَمِعت رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «إِنَّ النَّاسَ إِذَا رَأَوْا الظَّالِمَ فَلَمْ يَأْخُذُوا عَلَى يَدَيْهِ أَوْشَكَ أَنْ يَعُمَّهُمُ اللَّه بِعِقَابٍ مِنْهُ» رواه أَبو داود، والترمذي والنسائي بأَسانيد صحيحة.

**197/14 ـ** ئەبۇبەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ: ئى خالايىق! سىلەر ھەقىقەتەن الله نىڭ: ﴿ئى مۆمىنلەر! ئۆزەڭلارنى گۇناھتىن ساقلاڭلار، سىلەر قاچانكى توغرا يولدا بولساڭلار، باشقىلارنىڭ ئاداشقىنى سىلەرگە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ﴾[1] دېگەن بۇ ئايەتنى ئوقۇيسىلەر (سىلەرمۇ ھەم شۇ ئايەتكە ئاساسلانماقچى بولىسىلەر). مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ئەگەر كىشىلەر زۇلۇم قىلغۇچىنى كۆرۈپ ئۇنىڭ قولىنى تۇتۇۋالمىسا (ھەر خىل ئۇسۇللار بىلەن ئۇ زۇلۇمىنى چەكلىمىسە) پات ئارىدا الله ئۆزى تەرىپىدىن بولغان ئازابنى ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە ئورتاق چۈشۈرىدۇ» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 24 ـ باب

## ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسىدىغان، لېكىن سۆزى ئەمەلىيىتىگە زىت كەلگەن كىشىنىڭ قاتتىق جازالىنىدىغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿أَتَأْمُرُونَ النَّاسَ بِالْبِرِّ وَتَنْسَوْنَ أَنْفُسَكُمْ وَأَنْتُمْ تَتْلُونَ الْكِتَابَ أَفَلا تَعْقِلُونَ﴾ ﴿كىشىلەرنى ياخشى ئىشقا بۇيرۇپ ئۆزەڭلارنى ئۇنتۇمسىلەر؟ ھالبۇكى سىلەر كىتابنى ئوقۇپ تۇرىسىلەر، چۈشەنمەمسىلەر﴾[2] ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لِمَ تَقُولُونَ مَا لا تَفْعَلُونَ كَبُرَ مَقْتاً عِنْدَ اللَّهِ أَنْ تَقُولُوا

[1] سۈرە مائىدە 105 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە بەقەرە 44 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

مَـا لا تَفْعَلُـونَ﴾ ﴿ئـى مۆمـىنلەر سـىلەر نىمـە ئۈچـۈن قىلمايدىغـان ئـىشنى قىلـىمىز دەيسـىلەر؟ سـىلەرنىڭ قىلمايدىغـان ئـىشنى قىلـىمىز دېيىشـىڭلار اللّٰه نـىڭ دەرگـاھىدا ئـەڭ ئـۆچ (كۆرۈلىدىغـان نەرسـىدۇر)﴾[1] وقـال تعالى إخباراً عن شعيب صلى الله عليه وسلم: ﴿وَمَا أُرِيدُ أَنْ أُخَالِفَكُمْ إِلَى مَا أَنْهَاكُمْ عَنْهُ﴾ ﴿سىلەرگە قىلىش مەنئى قىلىنغان نەرسىنى ئۆزەممۇ قىلىشنى خالىمايمەن﴾[2].

198/1 ـ وعن أَبي زيدٍ أُسامة بْنِ زيد بن حَارِثَةَ، رضي اللَّه عنهما، قال: سَمِعْتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «يُؤْتَى بالرَّجُلِ يَوْمَ الْقِيامةِ فَيُلْقَى في النَّار، فَتَنْدلِقُ أَقْتَابُ بَطْنِه، فيَدُورُ بِهَا كَمَا يَدُورُ الحِمَارُ في الرَّحا، فَيجْتَمِعُ إِلَيْهِ أَهْلُ النَّار فَيَقُولُونَ: يَا فُلانُ مَالَكَ؟ أَلَمْ تَكُن تَأْمُرُ بالمَعْرُوفِ وَتَنْهَى عَنِ المُنْكَرِ؟ فَيَقُولُ: بَلَى، كُنْتُ آمُرُ بالمَعْرُوفِ وَلاَ آتِيه، وَأَنْهَى عَنِ المُنْكَرِ وَآتِيهِ» متفق عليه.

198/1 ـ ئۇسامە ئىبنى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «قىيامەت كۈنى بىر كىشى كەلتۈرۈلۈپ دوزاخقا تاشلىنىدۇ. ئۇنىڭ ئۈچەيلىرى قورسىقىدىن ساڭگىلاپ قالىدۇ. ئۇ ئادەم خۇددى ئېشەك تۈگمەننى ئايلانغاندەك ئىچى باغرىنىڭ ئەتراپىنى ئايلىنىدۇ. دوزاخ ئەھلىلىرى ئۇنىڭ ئەتراپىغا توپلىشىپ: ئى پالانى ساڭا نىمە بولدى؟ سەن ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسىتتىڭغۇ؟ دەيدۇ. ئۇ كىشى: شۇنداق، مەن (باشقىلارنى) ياخشىلىققا بۇيرىيتتىم، لېكىن ئۆزەم قىلمايتتىم، يامانلىقتىن توسىتتىم ـ يۇ، ئۆزەم قىلاتتىم» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم، دەيدۇ. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 25 ـ باب

### ئامانەتنى ئادا قىلىشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

اللّٰه تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّ اللَّهَ يَأْمُرُكُمْ أَنْ تُؤَدُّوا الْأَمَانَاتِ إِلَى أَهْلِهَا﴾ ﴿شۈبھىسىزكى، اللّٰه سىلەرنى ئامانەتلەرنى ئىگىسىگە قايتۇرۇشقا بۇيرۇيدۇ﴾[3] ﴿إِنَّا عَرَضْنَا الْأَمَانَةَ عَلَى السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ وَالْجِبَالِ فَأَبَيْنَ أَنْ يَحْمِلْنَهَا وَأَشْفَقْنَ مِنْهَا وَحَمَلَهَا الْإِنْسَانُ إِنَّهُ كَانَ ظَلُوماً جَهُولاً﴾ ﴿شۈبھىسىزكى، بىز ئامانەتنى (يەنى پەرزلەرنى ۋە شەرىئەت تەكلىپلىرىنى) ئاسمانلارغا، زېمىنغا ۋە تاغلارغا تەڭلىدۇق. ئۇلار ئۇنى ئۈستىگە ئالمىدى. ئۇنىڭ (ئېغىرلىقى) دىن قورقتى. ئۇنى ئىنسان ئۈستىگە ئالدى، ئىنسان ھەقىقەتەن (ئۆزىگە) زۇلۇم قىلغۇچىدۇر، ھەقىقەتەن ناداندۇر﴾[4].

199/1 – عن أَبي هريرة، رضي اللَّه عنه، أَن رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «آيَةُ المُنَافِقِ ثَلاثٌ: إِذَا حَدَّثَ كَذَبَ، وَإِذَا وَعَدَ أَخْلَفَ، وإِذَا آؤْتُمِنَ خَانَ» متفقٌ عليه.

وفي رواية: «وَإِنْ صَامَ وَصَلَّى وزعَمَ أَنَّهُ مُسْلِمٌ».

---

(1) سۈرە سەف 2 ـــ 3 ـ ئايەتلەر.
(2) سۈرە ھۇد 88 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(3) سۈرە نىسا 58 ـ ئايەت.
(4) سۈرە ئەھزاب 72 ـ ئايەت.

**199/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇناپىقلارنىڭ ئالامىتى ئۈچتۇر: ئۇلار سۆزلىسە يالغان سۆزلەيدۇ. ۋەدە قىلسا ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلىدۇ. ئامانەت قويۇلسا خىيانەت قىلىدۇ» [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئۇ سۈپەتكە ئىگە ئادەم ناماز گەرچە ئوقۇسىمۇ ۋە روزا تۇتسىمۇ، ئۆزىنى مۇسۇلمان دەپ گۇمان قىلسىمۇ ئوخشاشلا مۇناپىقتۇر» دېيىلگەن.

200/2 ـ وعن حُذيْفَة بنِ الْيمانِ، رضي اللَّه عنه، قال: حدثنا رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، حَديثْين قَدْ رَأَيْتُ أحدهُمَا، وَأَنَا أَنْتظرُ الآخَرَ: حدَّثَنا أَنَّ الأَمَانَة نَزلتْ في جَذْرِ قُلُوبِ الرِّجَالِ، ثُمَّ نَزَلَ الْقُرآنُ فَعلموا مِنَ الْقُرْآن، وَعلِمُوا مِنَ السُّنَّةِ، ثُمَّ حَدَّثنا عَنْ رَفْعِ الأَمانَةِ فَقال: «يَنَامُ الرَّجل النَّوْمَة فَتُقبضُ الأَمَانَةُ مِنْ قَلْبِهِ، فَيظلُّ أَثَرُهَا مِثْلَ الْوَكْتِ، ثُمَّ ينامُ النَّوْمَةَ فَتُقبضُ الأَمَانَةُ مِنْ قَلْبِهِ، فَيظَلُّ أَثَرُهَا مِثْل أثرِ الْمَجْلِ، كجَمْرٍ دَحْرجْتَهُ عَلَى رِجْلكَ، فَنفطَ فتَراه مُنْتبراً وَلَيْسَ فِيهِ شَيءٌ» ثُمَّ أَخذَ حَصَاةً فَدَحْرجَهَا عَلَى رِجْلِهِ، فَيُصْبحُ النَّاسُ يَتبايَعونَ، فَلا يَكادُ أَحَدٌ يُؤَدِّي الأَمَانَةَ حَتَّى يُقَالَ: إِنَّ في بَنِي فَلانٍ رَجُلاً أَمِيناً، حَتَّى يُقَالَ لِلَّرجلِ: مَا أَجْلدهُ مَا أَظْرَفَهُ، مَا أَعْقلَهُ، وَمَا في قلْبِهِ مِثْقَالُ حَبَّةٍ مِنْ خَرْدَلِ مِنْ إِيمانٍ. وَلَقَدْ أَتَى عَلَيَّ زَمَانٌ وَمَا أُبَالِي أَيُّكُمْ بايعْتُ، لَئِنْ كَانَ مُسْلماً ليردُنَّهُ عَليَّ دِينُه، ولَئِنْ كَانَ نَصْرانياً أَوْ يَهُوديًّا لَيُرُدنَّهُ عَلَيَّ سَاعِيه، وأَمَّا الْيَوْمَ فَما كُنْتُ أُبايُعُ مِنْكمْ إِلاَّ فُلاناً وَفلاناً» متفقٌ عليه.

**200/2** ـ ھۇزەيفە ئىبنى يەمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ئىككى ئىش توغرىسىدا سۆزلەپ بەرگەن ئىدى. ئۇنىڭ بىرىنى كۆردۈم، يەنە بىرىنى كۈتۈۋاتىمەن. بىرىنچىسى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىزگە ئامانەت كىشىلەرنىڭ دىللىرىغا قۇرئان چۈشۈشتىن بۇرۇنلا الله تەرىپىدىن يىلتىز تارتىپ ئورۇنلاشتۇرۇلغان. قۇرئان چۈشكەندىن كېيىن كىشىلەر قۇرئان ۋە سۈننەتتىن ئامانەتنىڭ قانداق ئىكەنلىكىنى بىلدى» دەپ سۆزلەپ بەردى. ئىككىنچىسى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ئامانەتنىڭ كۆتۈرۈلۈپ كېتىشى توغرىسىدا سۆزلەپ: «كىشى ئۇخلاپ قالغاندا ئۇنىڭ قەلبىدىكى ئامەنەت كۆتۈرۈلۈپ، ئۇ ئامانەتنىڭ ئىزى سەل ـ پەلا قېلىپ قالىدۇ. ئاندىن يەنە ئۇخلايدۇ ـ دە، ئۇنىڭ قەلبىدىكى ئامانەت كۆتۈرۈلۈپ ئۇنىڭدىن پەقەت خۇددى پۇتىنىڭ ئۈستىدىن دومىلاپ چۈشكەن چوغ پەيدا قىلغان قاپارتمىنىڭ ئىزىغا ئوخشاش ئىز قېلىپ قالىدۇ. قاراپ باقساڭ ئەمەلىيەتتە ئۇنىڭ ئىچىدە ھېچنېمە يوقتۇر» دېدى. ئاندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر تال كىچىك تاشنى ئېلىپ پۇتىنىڭ ئۈستىدە دومىلىتىپ كۆرسىتىپ قويدى. «ئامانەت كۆتۈرۈلۈپ كەتكەندىن كېيىن كىشىلەر سودا ـ سېتىق قىلىشسا ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىرەر ئىشەنچىلىك ئادەمنى تاپقىلى بولمايدۇ. ھەتتاكى پالانى جامەئەتتە بىر ئىشەنچىلىك ئادەم بار ئىكەن دېيىلسە، كىشىلەر ئۇنىڭغا: نېمە دېگەن ئەزىمەتلىك! نېمدېگەن ئېسىل! نېمە دېگەن دانا! دەپ ئاپىرىن ئوقۇپ كېتىشىدۇ. ئەمەلىيەتتە ئاشۇ ماختىلىۋاتقان كىشىنىڭ قەلبىدە قىچىنىڭ ئۇرۇقىچىلىكمۇ ئىمان يوق». مېنىڭ بېشىمدىن شۇنداق بىر زامانلار ئۆتكەن ئىدى. ئۇ چاغلاردا قايسى بىرىڭلار بىلەن سودا ـ سېتىق قىلىشسام پەرۋا قىلمايتتىم. مەن مۇئامىلە قىلىشقان كىشى مۇسۇلمان بولسا ئۇنىڭ دىندارلىقى ئۇنىڭغا ھەققىمنى قايتۇرغۇزاتتى. گەرچە خىرىستىئان ياكى يەھۇدىي بولغاندىمۇ مېنىڭ ھەققىمنى ئۇلارنىڭ كاتتىباشلىرى قايتۇرغۇزاتتى. ئەمما بۈگۈنكى كۈندە

مەن سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىكى پەقەت پالانى ۋە پالانىلار بىلەنلا مۇئامىلە قىلىشىمەن[1]». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

201/3 ـ وعن حُذَيْفَةَ، وَأَبي هريرة، رضي اللَّه عنهما، قالا: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَجْمعُ اللَّه، تَبارك وَتَعَالَى، النَّاسَ فَيُقُومُ الْمُؤمِنُونَ حَتَّى تَزْلفَ لَهُمُ الْجَنَّةُ، فَيَأْتُونَ آدَمَ صلواتُ اللَّه عَلَيْهِ، فَيَقُولُون: يَا أَبَانَا اسْتَفْتحْ لَنَا الْجَنَّةَ، فَيقولُ: وهَلْ أَخْرجكُمْ مِنْ الْجنَّةِ إِلاَّ خَطِيئَةُ أَبِيكُمْ، لَسْتُ بصاحبِ ذَلِكَ، اذْهَبُوا إِلَى ابْنِي إِبْراهِيمَ خَلِيل اللَّه، قَالَ: فَيأتُونَ إِبْرَاهِيمَ، فيقولُ إِبْرَاهِيمُ: لَسْتُ بصَاحِبِ ذَلِك إِنَّمَا كُنْتُ خَلِيلاً مِنْ وَرَاءَ وراءَ، اعْمَدُوا إِلَى مُوسَى الذي كَلَّمهُ اللَّه تَكْلِيماً، فَيَأْتُونَ مُوسَى، فيقُولُ: لسْتُ بِصَاحِب ذلكَ، اذْهَبُوا إِلَى عِيسى كَلِمَةِ اللَّه ورُوحِهِ فَيقُولُ عيسَى: لَسْتُ بِصَاحِبِ ذلكَ. فَيَأْتُونَ مُحَمَّداً صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَيقُومُ فَيُؤْذَنُ لَهُ، وَتُرْسَلُ الأَمانَةُ والرَّحِمُ فَيَقُومَان جنْبَتَي الصراطِ يَمِيناً وشِمالاً، فيَمُرُّ أَوَّلُكُمْ كَالْبَرْقِ» قُلْتُ: بأَبِي وَأُمِّي، أَيُّ شَيءٍ كَمَرِّ الْبَرْقِ؟ قال: «أَلَمْ تَرَوْا كَيْفَ يَمُرُّ ويَرْجعُ في طَرْفَةِ عَيْنٍ؟ ثُمَّ كَمَرِّ الريحِ ثُمَّ كَمرِّ الطَّيْرِ؟ وَأَشَدُّ الرِّجالِ تَجْرِي بهمْ أَعْمَالُهُمْ، ونَبِيُّكُمْ قَائِمٌ عَلَى الصرِّاطِ يَقُولُ: رَبِّ سَلِّمْ سَلِّمْ، حَتَّى تَعْجِزَ أَعْمَالُ الْعَبَادِ، حَتَّى يَجيءَ الرَّجُلُ لا يَسْتَطِيعُ السَّيْرَ إِلاَّ زَحْفاً، وفِي حافَتَي الصرِّاطِ كَلالِيبُ مُعَلَّقَةٌ مَأْمُورَةٌ بأَخْذِ مَنْ أُمِرَتْ بِهِ، فَمَخْدُوشٌ نَاجٍ وَمُكَرْدَسٌ في النَّارِ» وَالَّذِي نَفْسُ أَبِي هُرَيْرَةَ بِيَدِهِ إِنَّ قَعْرَ جَهَنَّم لَسبْعُونَ خَرِيفاً. رواه مسلم.

201/3 ـ ھۇزەيفە ۋە ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قىيامەت كۈنى الله تائالا كىشىلەرنى يىغىپ مۆمىنلەرنى تۇرغۇزىدۇ. جەننەت ھەتتاكى ئۇلارغا يېقىن قىلىنىدۇ. ئۇلار ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئى ئاتىمىز! بىزگە جەننەتنى ئېچىپ بېرىشنى تەلەپ قىلساڭ، دەيدۇ. ئادەم ئەلەيھىسسالام: سىلەرنى جەننەتتىن ئاتاڭلارنىڭ خاتالىقى چىقىرىۋەتكەن ئەمەسمۇ، مەن بۇنداق قىلىشقا لايىق ئەمەس. سىلەر مېنىڭ ئوغلۇم ھەم الله نىڭ دوستى بولغان ئىبراھىمنىڭ قېشىغا بېرىڭلار، دەيدۇ. ئۇلار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بارىدۇ. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام: بۇنداق قىلىشقا لايىق ئەمەس. مەن الله بىلەن بولغان دوستلۇق جەھەتتە يەنىلا مەن كەينىدە، سىلەر الله بىلەن بىۋاسىتە سۆزلەشكەن پەيغەمبەر مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا بېرىڭلار، دەيدۇ. ئۇلار مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا بارىدۇ. مۇسا ئەلەيھىسسالام: مەنمۇ بۇنداق قىلىشقا لايىق ئەمەس. سىلەر الله نىڭ سۆزى ۋە الله نىڭ روھى بولغان ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بېرىڭلار، دەيدۇ. ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا بارغاندا، ئىسا ئەلەيھىسسالام: مەنمۇ بۇنداق قىلىشقا لايىق ئەمەس، دەيدۇ. ئۇلار مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىدۇ. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئورنىدىن تۇرىدۇ. ئۇنىڭغا رۇخسەت بېرىلىدۇ ھەم ئامانەت بىلەن رەھمەت ئەۋەتىلىدۇ. ئۇ ئىككىسى كۆۋرۈكنىڭ ئوڭ ۋە سول ئىككى تەرىپىدە تۇرىدۇ. ئاندىن سىلەردىن بولغان بىرىنچى تۈركۈمدىكىلەر چاقماقتەك ئۆتۈپ كېتىدۇ» دېدى. مەن: ئاتا ـ ئانام ساڭا پىدا بولسۇن، چاقماقتەك ئۆتۈش قانداق بولىدۇ؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر چاقماقنىڭ كۆزنى يۇمۇپ

---

[1] ئامانەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدىن باشلاپلا كۆتۈرۈلۈشكە باشلىغان بولۇپ، لېكىن ئەبۇ ھۇزەيفە ئىبنى يەمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ كۆتۈۋاتىمەن دېگىنى ئامانەتنىڭ پۈتۈنلەي كۆتۈرۈلۈپ كېتىدىغان زامانىنىڭ كېلىشىنى كۈتىۋاتقانلىقىدۇر.

ئاچقۇچە ئۆتۈپ قايتىدىغانلىقىنى كۆرمىگەنمۇ؟» دېدى. سۆزنىنى داۋام قىلىپ: «ئاندىن كېيىن شامالغا ئوخشاش ئۆتىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىنكىلىرى ئۇچار ـ قۇشلارغا ئوخشاش ئۆتىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكىلەر پىيادىلەرنىڭ يۈگۈرگىنىدەك ئۆتىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى ئۇ كۆۋرۈكتىن ئۇلارنىڭ ئەمەللىرى ئۆتكۈزىدۇ. سىلەرنىڭ پەيغەمبىرىڭلار كۆۋرۈكتە تۇرۇپ ھەتتا بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرى ئۇلارنى كۆرۈكتىن ئۆتكۈزۈشكە ئاجىز كەلگەنگە قەدەر: ئى رەببىم! سالامەت قىلغىن! سالامەت قىلغىن! دەپ تۇرىدۇ. بەزى كىشىلەر ھەتتا مېڭىشقا قادىر بولالماي ئۆمىلەپ ئۆتىدۇ، كۆۋرۈكنىڭ ئىككى تەرىپىدە بۇيرۇلغان كىشىلەرنى تۇتۇشقا ئېسىقلىق ئىلمەكلەر بولۇپ، جاراھەتلەنگەن بولسىمۇ، ئۆتۈپ كەتكەنلەر نىجاتلىققا ئېرىشكۈچىلەردۇر. ئىلىنىپ قالغانلىرى دوزاختىدۇر» دېدى. ئەبۇھۇرەيرەنىڭ جېنى ئىلكىدە بولغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، جەھەننەمنىڭ چوڭقۇرلىقى ھەققەتەن يەتمىش يىللىق مۇساپىدۇر، دېدى. [مۇسلىمدىن]

202/4 ـ وعن أَبي خُبَيْبٍ بضم الخاءِ المعجمة عبد اللَّهِ بنِ الزُّبَيْرِ، رضي اللَّه عنهما قال: لَمَّا وَقَفَ الزبَيْرُ يَوْمَ الْجَمَلِ دَعانِي فَقُمْتُ إِلَى جَنْبِهِ، فقَالَ: يَا بُنَيَّ إِنَّهُ لا يُقْتَلُ الْيَوْمَ إِلاَّ ظَالِمٌ أَوْ مَظْلُومٌ، وإِنِّي لاأُرَنِي إِلاَّ سَأُقْتَلُ الْيَومَ مَظْلُوماً، وَإِنَّ مِنْ أَكْبَرِ هَمِّي لَدَيْنِي أَفَتَرَى دَيْنَنَا يُبْقى مِنْ مالنا شَيْئاً؟ ثُمَّ قَالَ: يا بني بعْ مَالَنَا واقْضِ دَيْنِي، وَأَوْصَى بالثُّلُثِ، وَثُلُثِهُ لبنيه، يَعْنِي لِبَنِي عَبْدِ اللَّه بن الزبير ثُلُثُ الثُّلُث. قَالَ: فَإِن فَضلِ مِنْ مالِنَا بعْدَ قَضَاءِ الدَّيْنِ شَيءٌ فثُلُثُهُ لِبَنِيك، قَالَ هِشَامٌ: وكان بعض وَلَدُ عَبْدِ اللَّهِ قَدْ وازى بَعْضَ بَنِي الزبَيْرِ خُبيبٍ وَعَبَّادٍ، وَلَهُ يَومَئذٍ تَسْعَةُ بَنِينَ وتِسعُ بَنَاتٍ.

قَالَ عَبْدُ اللَّه: فَجَعَل يُوصِينِي بدينِهِ وَيَقُول: يَا بُنَيَّ إِنْ عَجزْتَ عنْ شَيءٍ مِنْهُ فَاسْتَعِنْ عَلَيْهِ بمولاَيَ. قَالَ: فَوَاللَّهِ مَا دَرِيْتُ ما أَرادَ حَتَّى قُلْتُ يَا أَبتِ مَنْ مَوْلاَكَ؟ قَالَ: اللَّه. قال: فواللَّهِ مَا وَقَعْتُ فِي كُرْبَةٍ مِنْ دَيْنِهِ إِلاَّ قُلْتُ: يَا مَوْلَى الزبَيْرِ اقض عَنْهُ دَيْنَهُ، فيَقْضِيَهُ. قَالَ: فَقُتِلَ الزُّبَيْرُ وَلَمْ يَدَعْ دِيناراً وَلاَ دِرْهَماً إِلاَّ أَرَضِينَ، مِنْهَا الْغَابَةُ وَإِحْدَى عَشَرَةَ داراً بالْمَدِينَةِ. ودارين بالْبَصْرَةِ، وَدَاراً بالْكُوفَة وَداراً بِمِصْرَ. قال: وَإِنَّمَا كَانَ دَيْنُهُ الذي كَانَ عَلَيْهِ أَنَّ الرَّجُلَ يَأْتيهِ بِالمالِ، فَيَسْتَودِعُهُ إِيَّاهُ، فيَقُولُ الزُّبيْرُ: لا وَلَكنْ هُوَ سَلَفٌ إِنِّي أَخْشَى عَلَيْهِ الضَّيْعةَ. وَمَا ولِي إِمَارَةً قطُّ وَلا جِبَايةً ولا خَراجاً ولا شَيْئاً إِلاَّ أَنْ يَكُونَ في غَزْوٍ مَعَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، أَوْ مَعَ أَبِي بَكْر وَعُمَرَ وَعُثْمَانَ رضي اللَّه عنهم، قَالَ عَبْدُ اللَّه: فَحَسَبْتُ مَا كَانَ عَلَيْهِ مِنَ الدَّيْنِ فَوَجَدْتُهُ أَلْفَيْ أَلْفٍ وَمائَتَيْ أَلْفٍ، فَلَقِيَ حَكِيمُ بْنُ حِزَامٍ عَبدَ اللَّهِ بْن الزُّبَيْرِ فَقَالَ: يَا ابْنَ أَخِي كَمْ عَلَى أَخِي مِنَ الدَّيْنِ؟ فَكَتَمْتُهُ وَقُلْتُ: مِائَةُ أَلْفٍ. فَقَالَ: حَكِيمٌ: وَاللَّه مَا أَرى أَمْوَالَكُمْ تَسعُ هَذِهِ، فَقَالَ عَبْدُ اللَّهِ: أَرَأَيْتُك إِنْ كَانَتْ أَلْفَي أَلْفٍ؟ وَمِائَتَيْ أَلْفٍ؟ قَالَ: مَا أَرَاكُمْ تُطِيقُونَ هَذَا، فَإِنْ عَجَزْتُمْ عَنْ شَيْء مِنْهُ فَاسْتَعِينُوا بِي. قَالَ: وكَانَ الزُّبَيْرُ قدِ اشْتَرَى الْغَابَةَ بِسَبْعِينَ ومِائَة أَلْف، فَبَاعَهَا عَبْدُ اللَّهِ بِأُلف أَلفٍ وسِتِّمِائَةِ أَلْفَ، ثُمَّ قَامَ فَقَالَ: مَنْ كَانَ لَهُ عَلى الزُّبَيْرِ شَيْء فَلْيُوافِنَا بِالْغَابَةِ، فأَتَاهُ عبْدُ اللَّهِ بْنُ جعفر، وكَانَ لَهُ عَلَى الزُّبَيْرِ أَرْبعُمِائَةِ أَلْفٍ، فَقَالَ لعَبْدِ اللَّه: إِنْ شِئْتُمْ تَرَكْتُهَا لَكُمْ؟ قَالَ عَبْدُ اللَّه: لا، قال فَإِنْ شِئْتُمْ جعَلْتُمْوهَا فِيمَا تُؤَخِّرُونَ إِنْ أَخَّرْتُمْ، فقال عَبْدُ اللَّه: لا، قال: فَاقْطَعُوا لِي قِطْعَةً، قال عبْدُ اللَّه: لَكَ مِنْ هاهُنا إِلَى هاهُنَا. فَبَاعَ عَبْدُ اللَّهِ مِنْهَا فَقَضَى عَنْهُ دَيْنَه، وَوَفَّاهُ وَبَقِيَ

مِنْهَا أَرْبَعةُ أَسْهُمٍ وَنِصْفٌ، فَقَدم عَلَى مُعَاوِيَةَ وَعِنْدَهُ عَمْرُو بْنُ عُثْمَانَ، وَالْمُنْذِرُ بْنُ الزُّبيْرِ، وَابْن زَمْعَةَ. فقال لَهُ مُعَاوِيَةُ: كَمْ قَوَّمَتِ الْغَابَةُ؟ قال: كُلُّ سَهْمٍ بِمائَةِ أَلْفٍ قال: كَمْ بَقِي مِنْهَا؟ قال: أَرْبَعَةُ أَسْهُمٍ ونِصْفٌ، فقال الْمُنْذرُ بْنُ الزَّبَيْرِ: قَدْ أَخَذْتُ مِنْهَا سَهْماً بِمائَةِ أَلْفٍ، وقال عَمْرُو بنُ عُثْمان: قَدْ أَخَذْتُ مِنْهَا سَهْماً بِمِائَةِ أَلْفٍ. وقال ابْن زمْعَةَ: قَدْ أَخَذْتُ سَهْماً بِمِائَةِ أَلْفٍ، فَقَالَ مُعَاوِيةُ: كَمْ بَقِيَ مِنْهَا؟ قال: سَهْمٌ ونصْفُ سَهْمٍ، قَالَ: قَدْ أَخَذْتُهُ بِخَمسِينَ ومائَةِ ألف. قَالَ: وبَاعَ عَبْدُ اللَّه بْنُ جَعْفَرٍ نصِيبَهُ مِنْ مُعَاوِيَةَ بسِتِّمِائَةِ أَلْفٍ. فَلَمَّا فَرغَ ابنُ الزُّبَيْرِ مِنْ قَضاءِ دينِهِ قَالَ بَنُو الزُّبيْرِ: اقْسِمْ بَيْنَنَا مِيراثَنَا. قَالَ: وَاللَّهِ لا أَقْسِمُ بيْنَكُمْ حَتَّى أَنَادِيَ بالموسم أَرْبَع سِنِين: أَلا مَنْ كان لَهُ عَلَى الزُّبَيِّرِ دَيْنٌ فَلْيَأْتِنَا فَلْنَقْضِهِ. فَجَعَلَ كُلُّ سَنَةٍ يُنَادِي في الْمَوسِمِ، فَلَمَّا مَضى أَرْبَعُ سِنِينَ قَسم بَيْنَهُمْ ودَفَعَ الثُلث وكَان للزُّبَيْرِ أَرْبَعُ نِسْوةٍ، فَأَصاب كُلَّ امْرَأَةٍ أَلْفُ أَلْفٍ ومِائَتَا أَلْفٍ، فَجَمِيعُ مَالِهِ خَمْسُونَ أَلْف أَلْفٍ ومِائَتَا أَلْف. رواه البخاري.

**202/4** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. ئاتام زۇبەير جەمەل ئۇرۇشى بولغاندا مېنى چاقىردى. مەن يېنىدا تۇردۇم، ئاتام: ئى بالام! بۈگۈنكى كۈندە زالىم ياكى مەزلۇم ئۆلتۈرۈلىدۇ. مەن بۈگۈن ئۆزەمنى زۇلۇم قىلىنغان ھالدا ئۆلتۈرۈلمەن، دەپ قارايمەن. مېنىڭ ئەڭ چوڭ غېمىم مېنىڭ قەرزلىرىمدۇر. سېنىڭچە بىزنىڭ قەرزلىمىزنى تۆلەشكە ماللىرىمىز يېتىپ، يەنە ئازراق ئاشارمۇ؟ دېدى. ئاندىن: ئى بالام! ماللىرىمىزنى سېتىپ قەرزلىرىمنى ئادا قىلغىن! دەپ مېلىنىڭ ئۈچتىن بىر قىسمىنى بالىلىرىمغا ۋەسىيەت قىلدى. ئۇ: قاچانكى قەرزلىرىمنى ئادا قىلىپ ئېشىنالىساڭ، ئۈچتىن بىرىنىڭ ئۈچتىن بىرى سېنىڭ بالىلىرىڭغا بولسۇن، دېدى.

ھەدىس رىۋايەت قىلغۇچىلاردىن بىرى بولغان ھىشام مۇنداق دەيدۇ: ئابدۇللاھنىڭ بەزى بالىلىرى ئاتىسى زۇبەيرنىڭ بەزى بالىلىرى خوبەيب ۋە ئەببادلار بىلەن تەڭ ـ تۇش ئىدى. ئۇ كۈنلەردە زۇبەيرنىڭ توققۇز ئوغۇل، توققۇز قىزى بار ئىدى.

ئابدۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: ئاتام قەرزى توغرۇلۇق شۇ تەرىقىدە ۋەسىيەت قىلىپ: ماڭا ئى ئوغلۇم! ئەگەر سەن قەرزلەرنى ئادا قىلىشتىن ئاجىز كەلسەڭ، خوجايىنىمدىن ياردەم تىلىگىن، دېدى. مەن ئاتامنىڭ نېمىنى مەقسەت قىلغانلىقىنى بىلەلمىدىم ـ دە، ئى: ئاتا خوجايىنىڭ كىم؟ دېدىم. ئاتام: الله، دېدى. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن ئۇنىڭ قەرزلىرىنى ئادا قىلىشتا قانداقلا بىر قىيىنچىلىققا دۇچار بولسام: ئى زۇبەيرنىڭ خوجىسى بولغان الله! زۇبەيرنىڭ قەرزىنى ئادا قىلىشقا ياردەم بەرگىن، دەيتتىم. الله تائالا ماڭا ھەققەتەنمۇ قەرز ئادا قىلىش جەريانىدا نۇرغۇن ئاسانلىقلارنى يارىتىپ بەردى.

دېگەندەك ئاتام ئۆلتۈرۈلدى، ئاتام ئالتۇن ـ كۈمۈش قالدۇرماي بىر نەچچە يەردە زېمىن قالدۇرغان ئىدى. ئۇنىڭ ئىچىدە مەدىنە ئەتراپىدا غابە دەپ ئاتىلىدىغان بىر مەشھۇر زېمىن بار ئىدى. مەدىنىدە 11، بەسرىدە ئىككى، كۇفەدە بىر، مىسىردا بىر قورۇ بار ئىدى. ئاتام ۋەسىيەت قىلغان قەرزلەرنىڭ كېلىپ چىقىش سەۋەبى مۇنداق ئىدى. كىشىلەر ماللىرىنى ئاتامنىڭ قېشىغا ئامانەت قويۇشقا ئېلىپ كەلسە ئاتام: ياق مەن ئامانەتنى زايە قىلىۋېتىشتىن قورقىمەن. لېكىن بۇ ماڭا قەرز ھېسابلانسۇن، دەيتتى. شۇنىڭ بىلەن بۇ ئامانەتلەر قەرز ھېسابىدا بولاتتى. ئاتام ھەرگىزمۇ سېلىق، خىراجەت ۋە باشقا نەرسىلەرنى يىغىشقا قويۇلغانلاردىن ئەمەس ئىدى. ئۇ ھاياتىدا پەقەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، ئەبۇبەكرى، ئۆمەر، ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملار بىلەن غازاتتا بىللە بولغان. ئۇلار بىلەن ھەمسۆھبەتتە

بىللە بولۇپ ئۆتكەن كىشى ئىدى. مەن ئاتامنىڭ گەدىنىدىكى قەرزلىرىنى ھېسابلاپ باقسام 2 مىليون 200 مىڭ چىقتى.

ھەكىم ئىبنى ھىزام ماڭا ئۇچرىشىپ: ئى قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى! قېرىندىشىمنىڭ قانچىلىق قەرزى بار ئىكەن؟ دېۋىدى. مەن يوشۇرۇپ 100 مىڭ، دەپ قويدۇم. ئۇ: بەلكىم سىلەرنىڭ ماللىرىڭلار بۇنىڭغا يەتمەسمىكىن دېدى. مەن: ئەگەر 2 مىليون 200 مىڭ بولسا قانداق قارايسەن؟ دېسەم بۇنىڭغا بەرداشلىق بېرەلمەيسىلەر، ئەگەر قەرز قايتۇرۇشقا ئاجىز كەلسەڭلار، مەندىن ياردەم سوراڭلار، دېدى. ئاتام غابە دېگەن جاينى 170 مىڭغا سېتىۋالغان ئىكەن، مەن ئۇنى 1 مىليون 600 مىڭغا ساتتىم. ئاندىن مەن: كىمنىڭ ئاتامدا ئېلىشى بولسا، بىزنىڭ غابە دېگەن زېمىنىمىزغا كەلسۇن، دەپ ئېلان قىلدىم.

ئابدۇللاھ ئىبنى جەئفەر كەلدى. ئۇنىڭ زۇبەيردە 400 مىڭ ئېلىشى بار ئىكەن. ئابدۇللاھ ئىبنى جەئفەر ماڭا ياخشىلىق قىلىش نىيىتىدە: ئەگەر خالىساڭلار ئۇ ئېلىمنى سىلەرگە قالدۇراي، دېۋىدى. مەن: ياق، دەپ ئۇنىمىسام، ئابدۇللاھ ئىبنى جەئفەر: ئەگەر خالىساڭلار مېنىڭ ئېلىشىمنى ئەڭ كېيىندە بېرىڭلار، دېدى. مەن: ياق، دېدىم. ئابدۇللاھ ئىبنى جەئفەر: ئۇنداقتا ماڭا زېمىندىن بىر پارچە بۆلۈپ بېرىڭلار، دېۋىدى. مەن بۇ يەردىن بۇ يەرگىچە ساڭا بولسۇن، دەپ بۆلۈپ بەردىم. مەن ئۇ زېمىننى سېتىپ ئاتامنىڭ قەرزىنى تولۇق ئادا قىلغاندىن كېيىن ئۇ زېمىننى بۆلسەم يەنە تۆت يېرىم كىشىلىك چىققۇدەك قېلىپ قالدى.

مەن مۇئاۋىيەنىڭ قېشىغا كەلسەم ئۇنىڭ بىلەن ئەمرى ئىبنى ئوسمان مۇنزىر ئىبنى زۇبەير ۋە ئىبنى زەمئە قاتارلىقلار بار ئىكەن. مۇئاۋىيە: غابەگە قانداق باھا قويۇلدى؟ دېدى. مەن: ھەر بىر ھەسسىگە 100 مىڭ، دېۋىدىم ئۇنىڭدىن قانچىلىك قالدى؟ دېدى. مەن تۆت يېرىم ھەسسە دېسەم، مۇنزىر ئىبنى زۇبەير: بىر ھەسسىنى 100 مىڭغا مەن ئالاي، دېدى. ئەمرى ئىبنى ئوسمان: بىر ھەسسىنى 100 مىڭغا مەن ئالاي، دېدى. ئىبنى زەمئە: بىر ھەسسىنى 100 مىڭغا مەن ئالاي، دېدى. مۇئاۋىيە: ئەمدى قانچىلىك قالدى؟ دېدى. مەن: بىر يېرىم ھەسسە، دېسەم. ئۇ: ئۇنداقتا مەن ئۇنى 150مىڭغا مەن ئالاي، دېدى. كېيىن ئابدۇللاھ ئىبنى جەئفەر ئۆز نېسۋىسىنى مۇئاۋىيەگە 600 مىڭغا سېتىۋەتتى. شۇنداق قىلىپ مەن ئاتامنىڭ قەرزلىرىنى ئادا قىلىپ بولغاندا، ئاتامنىڭ باشقا بالىلىرى بىزگە مىراسىمىزنى تەقسىم قىلىپ بەرگىن، دېيىشتى. مەن: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ھەر يىلى ھەج مەۋسۇمىدە ئاتامدا قەرزى بارلار كەلسۇن. بىز ئۇنى قايتۇرىمىز، دەپ ئۇدا تۆت يىل ئۆتمىگىچە مىراسنى تەقسىم قىلمايمەن دېدىم. شۇنىڭ بىلەن ھەر يىلى ھەج مەۋسۇمىدە شۇنداق جاكارلاپ، تۆت يىل ئۆتكەندىن كېيىن قېرىنداشلىرىغا مالنىڭ ئۇچتىن بىرىنى بولۇپ بەردى. ئاتامنىڭ تۆت ئايالى بولۇپ، ھەر بىر ئايالىغا بىر مىليون ئىككى يۈز مىڭدىن تەگدى. ئاتامنىڭ ئومۇمى مېلى 50 مىليون 200 مىڭ چىقتى. [بۇخارىدىن]

26 ـ باب

زۇلۇمنىڭ ھاراملىقى ۋە زۇلۇمغا قارشى تۇرۇشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿مَا لِلظَّالِمِينَ مِنْ حَمِيمٍ وَلا شَفِيعٍ﴾ ﴿زالىملارغا يېقىن دوست ۋە شاپائىتى قوبۇل قىلىنىدىغان شاپائەتچى بولمايدۇ﴾[1] ﴿وَمَا لِلظَّالِمِينَ مِنْ نَصِيرٍ﴾ ﴿زالىملارغا ھېچقانداق مەدەتكار يوق﴾[2].

203/1– وعن جابر رضي اللَّه عنه أن رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «اتَّقُوا الظُّلْمَ فَإِنَّ الظُّلْمَ ظُلُمَاتٌ يَوْمَ الْقِيَامَةِ، واتَّقُوا الشُّحَّ فَإِنَّ الشُّحَّ أَهْلَكَ منْ كَانَ قَبْلَكُمْ، حملَهُمْ على أنْ سفَكَوا دِماءَهُمْ واسْتَحلُّوا مَحارِمَهُمْ» رواه مسلم.

203/1 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «زۇلۇم قىلىشتىن قورقۇڭلار، زۇلۇم قىيامەت كۈنىسى ھەقىقەتەن نۇرغۇن زۇلۇملارغا ئايلىنىدۇ. بېخىللىق قىلىشتىن قورقۇڭلار، ھەقىقەتەن بېخىللىق سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرنى ئۆز ئارا بىر ـ بىرىنىڭ قانلىرىنى تۆكۈشۈپ، ھارام نەرسىلەرنى ھالال ساناشقا ئېلىپ بېرىپ ھالاك قىلغان». [مۇسلىمدىن]

204/2 ـ وعن أبي هريرة رضي اللَّه عنه أن رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لَتُؤَدُّنَّ الْحُقُوقَ إِلَى أَهْلِهَا يَوْمَ الْقيامَةِ حَتَّى يُقَادَ للشَّاةِ الْجَلْحَاء مِنَ الشَّاةِ الْقَرْنَاء» رواه مسلم.

204/2 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى ھەق ئۆز ئىگىلىرىگە قايتۇرىلىدۇ، ھەتتاكى مۈڭگۈزسىز قوينىمۇ مۈڭگۈزلۈك قويدىن قىساس ئېلىپ بېرىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

205/3 ـ وعن ابن عمر رضي اللَّه عنهما قال: كُنَّا نَتحدَّثُ عَنْ حَجَّةِ الْوَدَاعِ، وَالنَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بَيْن أَظْهُرِنَا، وَلاَ نَدْرِي مَا حَجَّةُ الْوداع، حَتَّى حمِدَ اللَّه رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وَأَثْنَى عَليْهِ ثُمَّ ذَكَر الْمسِيحَ الدَّجَالَ فَأَطْنَبَ في ذِكْرِهِ، وَقَالَ: «ما بَعَثَ اللَّه مِنْ نَبِيٍّ إِلاَّ أَنْذَرَهُ أُمَّتهُ: أَنْذَرَهُ نوحٌ وَالنَّبِيُّون مِنْ بَعْدِهِ، وَإِنَّهُ إنْ يَخْرُجْ فِيكُمْ فما خفِيَ عَليْكُمْ مِنْ شَأْنِهِ فَلَيْسَ يَخْفِي عَلَيْكُمْ، إِنَّ رَبَّكُمْ لَيس بأَعْور، وَإِنَّهُ أَعورُ عَيْنِ الْيُمْنَى، كَأَنَّ عيْنَهُ عِنبَةٌ طَافِيَةٌ. ألا إن اللَّه حرَّم علَيْكُمْ دِمَاءَكُمْ وَأَمْوالكُمْ، كَحُرْمَةِ يومِكُمْ هذا، في بلدِكُمْ هذا، في شَهْرِكُم هذا ألاَ هل بلَّغْتُ؟» قَالُوا: نَعَمْ، قال: «اللَّهُمَّ اشْهَدْ ثَلاثاً ويْلَكُمْ أَوْ: ويحكُمْ، انظُرُوا: لا ترْجِعُوا بَعْدِي كُفَّاراً يضْرِبُ بَعْضُكُمْ رِقَابَ بَعْضٍ» رواه البخاري، وروى مسلم بعضه.

205/3 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز ۋىدالىشىش ھەجى توغرىسىدا سۆزلەشتۇق. شۇ چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئارىمىزدا ئىدى. بىز ۋىدالىشىش ھەجىنىڭ نېمىلىكىنى بىلمەيتتۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام اللە غا ھەمدۇسانا ئېيتتى. ئاندىن دەججالنى تىلغا ئېلىپ ئۇ توغرىسىدا ئۇزۇن توختالدى ۋە: «ئۇ دەججالدىن ئۇممەتلىرىنى ئاگاھلاندۇرمىغان پەيغەمبەر يوقتۇر. نۇھ ئەلەيھىسسالاممۇ نۇھ ئەلەيھىسسالامدىن كېيىنكى پەيغەمبەرلەرمۇ ئۇنىڭدىن ئاگاھلاندۇرغان. ئەگەر ئۇ سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن چىقسا ئۇنىڭ ئەھۋالى سىلەردىن مەخپىي بولمايدۇ. سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلار ھەقىقەتەن ئالغاي ئەمەس. دەججالنىڭ ئوڭ كۆزى ھەقىقەتەن ئالغايدۇر.

[1] سۈرە غافىر 18 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ھەج 71 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئۇنىڭ كۆزى خۇددى پولتىيىپ چىقىپ قالغان ئۇزۇمگە ئوخشايدۇ. ئاگاھ بولۇڭلار! الله سىلەرگە قىنىڭلارنى تۆكۈشنى ۋە ماللىرىڭلارنى ناھەق ئېلىۋېلىشنى مۇشۇ كۈن، مۇشۇ شەھەردە مۇشۇ ئاينىڭ ھۆرمىتىنى قىلماسلىقنى ھارام قىلغىنىدەك، ھارام قىلدى. ئاگاھ بولۇڭلار، يەتكۈزدۈممۇ؟» دېدى. ساھابىلار: شۇنداق ـ دېيىشتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى الله گۇۋاھ بولغىن»، دەپ ئۈچ قېتىم، دېدى. ئاندىن: «سىلەرگە ۋاي، دىققەت قىلىڭلار، مەندىن كېيىن بەزىڭلار بەزىڭلارنىڭ گەدىنىگە چاپىدىغان كاپىرلىققا قايتماڭلار» دېدى. [بۇخارىدىن]

206/4 ـ وعن عائشة رضي الله عنها أن رسول الله صلى الله عليه وسلم قال: «مَنْ ظَلَمَ قِيدَ شِبْرٍ مِنَ الأَرْضِ طُوِّقَهُ مِنْ سَبْعِ أَرَضِينَ» متفقٌ عليه.

206/4 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىر غېرىچ زېمىننى زۇلۇم بىلەن ئېلىۋالىدىكەن، ئۇ بىر غېرىچ زېمىن يەتتە قات زېمىننىڭ تېگىگىچە تىلىنىپ ئۇ ئادەمنىڭ بوينىغا ئېسىپ قويۇلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

207/5 ـ وعن أبي موسى رضي اللَّه عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ اللَّه لَيُمْلِي لِلظَّالِمِ فَإِذَا أَخَذَهُ لَمْ يُفْلِتْهُ، ثُمَّ قَرَأَ: ﴿وَكَذَلِكَ أَخْذُ رَبِّكَ إِذَا أَخَذَ الْقُرَى وَهِيَ ظَالِمَةٌ إِنَّ أَخْذَهُ أَلِيمٌ شَدِيدٌ﴾» متفق عليه.

207/5 ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله ھەقىقەتەن زۇلۇم قىلغۇچىغا مۆھلەت بېرىپ تۇرۇپ بىر تۇتىدۇ ـ دە، ئۇ بۇنىڭدىن ھەرگىز قۇتۇلالمايدۇ». ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ﴿پەرۋەردىگارىڭ زالىم يۇرتلار (ئاھالىسى) نى ھالاك قىلسا، ئەنە شۇنداق ھالاك قىلىدۇ، الله نىڭ ئازابى ھەقىقەتەن تولىمۇ قاتتىقتۇر﴾[1] دېگەن ئوقۇدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

208/6 ـ وعن مُعاذٍ رضي اللَّه عنه قال: بعَثَنِي رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: «إِنَّكَ تَأْتِي قوْماً مِنْ أَهْلِ الْكِتَاب، فادْعُهُمْ إِلَى شَهَادة أَنْ لا إِلَهَ إِلاَّ اللَّه، وأَنِّي رسول اللَّه فإِنْ هُمْ أَطاعوا لِذَلِكَ، فَأَعْلِمهُمْ أَنَّ اللَّه قَدِ افْترضَ علَيْهِم خَمْسَ صَلَواتٍ في كُلِّ يومٍ ولَيْلَةٍ، فَإِنْ هُمْ أَطَاعُوا لِذلكَ، فَأَعلِمْهُمْ أَنَّ اللَّه قَدِ افْتَرَضَ عَلَيهِمْ صدَقَةً تُؤْخذُ مِنْ أَغنيائِهِمْ فَتُرَدُّ عَلَى فُقَرائهم، فَإِنْ هُمْ أَطَاعُوا لِذلكَ، فَإِيَّاكَ وكَرائِمَ أَمْوالِهِم. واتَّقِ دعْوةَ الْمَظْلُومِ فَإِنَّهُ لَيْس بينها وبيْنَ اللَّه حِجَابٌ» متفقٌ عليه.

208/6 ـ مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى يەمەنگە ئەۋەتىدىغان بولۇپ: «سەن ئەھلى كىتابتىن بولغان بىر قەۋمگە بارىسەن. ئۇلارنى بىر الله دىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھنىڭ يوقلۇقىغا ۋە مېنىڭ الله نىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىمگە گۇۋاھلىق بېرىشكە چاقىرغىن. ئۇلار ئۇنىڭغا بويسۇنسا ئاندىن ئۇلارغا الله نىڭ بىر كېچە ـ كۈندۈزدە ئۇلارغا بەش ۋاخ نامازنى پەرز قىلغانلىقىنى بىلدۈرگىن. ئۇلار ئاشۇنىڭغا بويسۇنغاندىن كېيىن ئۇلارغا ئاندىن الله نىڭ ئۇلارنىڭ بايلىرىدىن ئېلىپ كەمبەغەللەرگە بېرىدىغان زاكاتنى پەرز قىلغانلىقىنى بىلدۈرگىن. ئەگەر ئۇلار شۇنىڭغا بويسۇنسا ئۇلارنىڭ ئېسىل ماللىرىنى ئېلىۋېلىشتىن ھەزەر قىل. زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىنىڭ دۇئاسىدىن

[1] سۈرە ھۇد 102 ـ ئايەت.

قورققىن، ھەقىقەتەن زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچى بىلەن الله ئوتتۇرىسىدا (دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشىدا) پەردە يوقتۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

209/7 ـ وعن أبي حُمَيْد عبْدِ الرَّحْمن بنِ سعدٍ السَّاعِدِيِّ رضي اللّه عنه قال: اسْتَعْمَلَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رَجُلاً مِن الأَزْدِ يُقَالُ لَهُ: ابْنُ اللُّتْبِيَّةِ عَلَى الصَّدقَةِ، فَلَمَّا قَدِمَ قال: هَذَا لَكُمْ، وَهَذَا أُهدِيَ إِلَيَّ فَقَامَ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم على المِنبرِ، فَحمِدَ اللّه وأَثْنَى عَلَيْهِ، ثُمَّ قال: «أَمَّا بعْدُ فَإِنِّي أَسْتَعْمِلُ الرَّجُلَ مِنْكُمْ على الْعمَلِ مِمَّا ولاَّنِي اللّه، فَيَأْتي فَيَقُولُ: هَذَا لَكُمْ، وَهَذَا هَدِيَّةٌ أُهْدِيَت إِلَيَّ، أَفَلا جلس في بيتِ أَبِيهِ أَوْ أُمِّهِ حتَّى تأْتِيَهُ هديته إِنْ كَانَ صادقاً، واللّه لا يأْخُذُ أَحدٌ مِنْكُمْ شَيْئاً بِغَيْرِ حقِّهِ إِلاَّ لَقِيَ اللّه تَعالَى، يَحْمِلُهُ يَوْمَ الْقِيامَةِ، فَلا أَعْرِفَنَّ أَحداً مِنْكُمْ لَقِيَ اللّه يَحْمِلُ بعِيراً لَهُ رغَاءٌ، أَوْ بَقرة لَهَا خُوارٌ، أَوْ شاةً تَيْعَرُ ثُمَّ رفَعَ يَدَيْهِ حتَّى رُؤِيَ بَيَاضُ إِبْطيْهِ فقال: اللَّهُمَّ هَلْ بَلَّغْتُ» ثلاثاً، متفقٌ عليه.

209/7 ـ ئابدۇراھمان ئىبنى سەئىد سائىدى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەزدى قەبىلىسىدىن ئىبنى لۇتبىيە دەيدىغان بىر كىشىنى زاكات يىغىشقا تەيىنلىدى. ئۇ كىشى زاكات يىغىشتىن قايتىپ كېلىپ: مانا ماۋۇ يىغىلغان زاكات بولسا سىلەرنىڭ، بۇ بولسا ماڭا ھەدىيە قىلىنغىنى دېدى. شۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنبەرگە چىقىپ الله غا ھەمدۇسانا ئېيتتى. ئاندىن: «مەقسەتكە كەلسەك، مەن الله مېنى ئىگە قىلغان ئىشلاردىن بىرەر ئىشقا سىلەردىن بىرەرىڭلارنى باشقۇرغۇچى قىلسام، ئاندىن ئۇ كېلىپ: ماۋۇ سىلەرنىڭ ۋە بۇ ماڭا قىلىنغان ھەدىيە، دەيدۇ. ئەگەر ئۇنىڭغا ھەدىيە قىلىنغىنى راست بولسا ئاتىسىنىڭ ياكى ئانىسىنىڭ ئۆيىدە ئولتۇرۇپ باقسۇن، ھەدىيە كېلەمدىكىن؟ الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سىلەردىن بىرىڭلار، باشقىلاردىن بىرەر نەرسىنى ناھەق ئېلىۋالمىسۇن، ئەگەر ئالسا قىيامەتتە ئۇ نەرسىلەرنى كۆتۈرگەن ھالدا الله غا ئۇچرىشىدۇ. مەن سىلەردىن الله غا قاتتىق ئاۋازلىق تۆگە ياكى مۆرەۋاتقان كالا ياكى مەرەۋاتقان قوينى كۆتۈرۈپ ئۇچراشقان بىرەرىڭلارنى ھەرگىز تونۇمايمەن» دېدى. ئاندىن ئىككى قولىنى دۇئاغا كۆتۈرۈپ «ئى الله! يەتكۈزدۈممۇ؟» دەپ ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. دۇئاغا قول كۆتەرگەندە ئۇنىڭ قولتۇقىنىڭ ئاقلىقى كۆرۈنۈپ تۇراتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

210/8 ـ وعن أَبي هُرَيْرَةَ رضي اللّه عنه عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ كَانتْ عِنْدَه مَظْلَمَةٌ لأَخِيهِ، مِنْ عِرْضِهِ أَوْ مِنْ شَيْءٍ، فَلْيَتَحَلَّلْه مِنْه الْيوْمَ قَبْلَ أَنْ لا يكُونَ دِينَارٌ ولا دِرْهَمٌ، إِنْ كَانَ لَهُ عَملٌ صَالحٌ أُخِذَ مِنْهُ بِقدْرِ مظْلمتِهِ، وإِنْ لَمْ يَكُنْ لَهُ حسَنَاتٌ أُخِذَ مِنْ سيِّئَاتِ صاحِبِهِ فَحُمِلَ عَلَيْهِ» رواه البخاري.

210/8 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئۆز قېرىندىشىنىڭ ئابرۇيىنى تۆكۈش ئارقىلىق ياكى بىرەر نەرسىسىنى ئېلىۋېلىش ئارقىلىق ئۇنىڭغ زۇلۇم قىلسا، ئۇ قېرىندىشىنىڭ ھەققىنى قايتۇرۇپ بېرەي دېسە دىنارمۇ يوق، دەرھەممۇ يوق بولغان، قىلغان زۇلۇمغا چۇشلۇق ياخشى ئەمەلى بولسا، ياخشى ئەمەلىدىن ئېلىپ بېرىلىدىغان، ياخشى ئەمەللىرى بولمىسا زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىنىڭ گۇناھلىرى ئېلىنىپ زۇلۇم قىلغۇچىنىڭ گەدىنىگە ئارتىپ قويۇلىدىغان قىيامەت كۈن كېلىشتىن بۇرۇن ئۇ زۇلۇمدىن ئۆزىنى خالاس قىلىۋالسۇن».
[بۇخارىدىن]

211/9 ـ وعن عبد اللَّه بن عَمْرو بن الْعاص رضي اللَّه عنهما عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الْمُسْلِمُ مَنْ سَلِمَ الْمُسْلِمُونَ مِنْ لِسانِهِ ويَدِهِ، والْمُهَاجِرُ مَنْ هَجَرَ ما نَهَى اللَّه عَنْهُ» متفق عليه.

211/9 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەقىقىي مۇسۇلمان دېگەن مۇسۇلمانلار ئۇنىڭ تىلى ۋە قولىدىن سالامەت قالغان كىشىدۇر ۋە مۇھاجىر دېگەن اللە چەكلىگەن نەرسىدىن يانغان كىشىدۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

212/10 ـ وعنه رضي اللَّه عنه قال: كَانَ عَلَى ثَقَل النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رَجُلٌ يُقَالُ لَهُ كِرْكِرةُ، فَمَاتَ فقال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «هُوَ في النَّارِ» فَذَهَبُوا يَنْظُرُونَ إِلَيْهِ فوَجَدُوا عَبَاءَة قَدْ غَلَّهَا. رواه البخاري.

212\10 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئېغىر يۈكلىرىنى كۆتۈرىدىغان كىركىرە دەپ ئاتىلىدىغان بىر كىشى بار ئىدى. ئۇ ئۆلۈپ قالغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ دوزاختا» دېدى. ساھابىلار ئۇنىڭ سەۋەبىنى بىلىش ئۈچۈن ئۇنىڭ يېنىغا بارغاندا ئۇلار ئۇنىڭ يېنىدىن ئۇ خىيانەت قىلغان بىر كىيىمنى تاپتى. [بۇخارىدىن]

213/11 ـ وعن أَبي بَكْرَةَ نُفَيْع بنِ الحارثِ رضيَ اللَّه عنهُ عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِنَّ الزَّمَانَ قَد اسْتَدَارَ كَهَيْئَتِهِ يَوْمَ خَلَقَ اللَّه السَّمواتِ والأَرْضَ: السَّنَةُ اثْنَا عَشَرَ شَهْراً، مِنْهَا أَرْبَعَةٌ حُرُم: ثَلاثٌ مُتَوَالِيَاتٌ: ذُو الْقعْدة وَذو الْحِجَّةِ، والْمُحرَّمُ، ورَجُب الذي بَيْنَ جُمادَي وَشَعْبَانَ، أَيُّ شَهْرٍ هَذَا؟» قُلْنَا: اللَّه ورسُولُهُ أَعْلَم، فَسكَتَ حَتَّى ظننَّا أَنَّهُ سَيُسمِّيهِ بِغَيْرِ اسْمِهِ، قال: أَلَيْس ذَا الْحِجَّةِ؟ قُلْنَا: بلَى: قال: «فأَيُّ بلَدٍ هَذَا؟» قُلْنَا: اللَّه وَرسُولُهُ أَعلمُ، فَسكَتَ حتَّى ظَنَنَّا أَنَّهُ سيُسمِّيهِ بِغَيْرِ اسْمِهِ. قال: «أَلَيْسَ الْبلْدةَ؟» قُلْنا: بلَى. قال: «فَأَيُّ يومٍ هذا؟» قُلْنَا: اللَّه ورسُولُهُ أَعْلَمُ، فَسكتَ حَتَّى ظَنَنَّا أَنَّه سيُسمِّيهِ بِغيْر اسمِهِ. قال: «أَلَيْسَ يَوْمَ النَّحْرِ؟» قُلْنَا: بَلَى. قال: «فإِنَّ دِماءَكُمْ وَأَمْوَالَكُمْ وأَعْراضَكُمْ عَلَيْكُمْ حرامٌ، كَحُرْمَةِ يَوْمِكُمْ هَذَا في بَلَدِكُمْ هَذا في شَهْرِكم هَذَا، وَسَتَلْقَوْن ربَّكُم فَيَسْأَلُكُمْ عَنْ أَعْمَالِكُمْ، أَلا فَلا تَرْجِعُوا بَعْدِي كُفَّاراً يضْرِبُ بَعْضُكُمْ رِقَابَ بَعْضٍ، أَلاَ لِيُبلِّغِ الشَّاهِدُ الْغَائِبَ، فلَعلَّ بعْض من يبْلُغُه أَنْ يَكُونَ أَوْعَى لَه مِن بَعْضِ مَنْ سَمِعه» ثُمَّ قال: «أَلا هَلْ بَلَّغْتُ، أَلا هَلْ بلَّغْتُ؟» قُلْنا: نَعَمْ، قال: «اللَّهُمَّ اشْهدْ» متفقٌ عليه.

213\11 ـ ئەبۇبەكرەتە نۇفەي ئىبنى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «اللە ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ياراتقاندىن تارتىپ يىللار ئۆز ھالىتىدە ئايلىنىپ كەلدى. بىر يىل 12 ئايدۇر. ئۇنىڭدىن تۆت ئاي (ئۇرۇش قىلىش ئۇچۇن) ھارامدۇر. ئۇنىڭ ئۈچ ئېيى ئارقىمۇ ئارقا كېلىدۇ. ئۇلار زۇلقەئدە ۋە زۇلھەججە ۋە مۇھەررەمدۇر. يەنە بىر ئېيى بولسا مۇزەر قەبىلىسىنىڭ جۇمادىيە بىلەن شەئبان ئېيىنىڭ ئوتتۇرىسىدا كېلىدىغان رەجەپ ئېيىدۇر» دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ (ھازىر) قايسى ئاي» دېدى. بىز: اللە ۋە اللە نىڭ رەسۇلى بىلگۈچىدۇر، دېدۇق. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جىم تۇردى. بىز، ئۇ ئاينى باشقا بىر ئىسىم بىلەن ئاتايدىغان بولدى، دەپ ئويلىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «زۇلھەججە ئېيى ئەمەسمۇ؟» دېدى. بىز: شۇنداق دېدۇق.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ قايسى شەھەر؟» دېدى. بىز: الله ۋە الله نىڭ رەسۇلى بىلگۈچىدۇر، دېدۇق. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جىم تۇردى. بىز بۇ شەھەرنى باشقا ئىسىم بىلەن ئاتايدىغان بولدى، دەپ ئويلىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ مەككە شەھىرى ئەمەسمۇ؟» دېدى. بىز: شۇنداق، دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ قايسى كۈن؟» دېدى. بىز: الله ۋە الله نىڭ رەسۇلى بىلگۈچىدۇر، دېدۇق. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جىم تۇردى. بىز بۇ كۈننى باشقا ئىسىم بىلەن ئاتايدىغان بولدى، دەپ ئويلىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ قۇربانلىق قىلىدىغان كۈن ئەمەسمۇ؟» دېدى. بىز: شۇنداق، دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ ماللىرىڭلارنى ناھەق قىلىۋېلىش ۋە قانلىرىڭلار ۋە ئابرۇيىڭلار (تۆكۈش) سىلەرنىڭ مۇشۇ كۈن، مۇشۇ شەھەر ۋە مۇشۇ ئاينىڭ ھۆرمىتىنى قىلماسلىق، ھارام بولغىنىغا ئوخشاش بىر ـ بىرىڭلارغا ھارامدۇر. سىلەر يات ئاردا رەببىڭلارغا ئۇچرىشىپ ئەمەللىرىڭلاردىن سورىلىسىلەر، ئاگاھ بولۇڭلار، مەندىن كېيىن بەزىڭلار بەزىڭلارنىڭ گەدىنىگە چاپىدىغان كاپىرلىقا يېنىپ كەتمەڭلار. ئاگاھ بولۇڭلار، بۇ يەردە ھازىر بولغانلار، ھازىر بولمىغانلارغا يەتكۈزسۇن. ئېھتىمال بۇ نەسىھەتنى كېيىن يەتكۈزۈلگەن كىشىلەردىن بەزىلىرى ھازىر ئاڭلىغۇچىلارنىڭ بەزىلىرىدىن ياخشىراق ـ چۈشىنىدىغان بولۇشى مۇمكىن دېدى. ئاندىن: ئاگاھ بولۇڭلار، يەتكۈزدۈممۇ؟ ئاگاھ بولۇڭلار، يەتكۈزدۈممۇ؟» دېدى. بىز: شۇنداق، دېدۇق. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى الله! گۇۋاھ بولغىن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

214/12 ـ وعن أَبي أُمَامةَ إِيَاسِ بنِ ثعْلَبَةَ الْحَارِثِيِّ رضي اللَّه عنه أَن رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنِ اقْتَطَعَ حَقَّ امْرِيءٍ مُسْلمٍ بيَمِينِهِ فَقدْ أَوْجَبَ اللَّه لَه النَّارَ، وَحَرَّمَ عَلَيْهِ الْجَنَّةَ» فقال رجُلٌ: وإِنْ كَانَ شَيْئاً يسِيراً يا رسولَ اللَّه؟ فقال: «وإِنْ قَضِيباً مِنْ أَرَاكٍ» رواه مسلم.

214/12 ـ ئەبۇئۇمامە ئىياس ئىبنى سەئلەبە ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىمكى بىر مۇسۇلمان كىشىنىڭ ھەققىنى قەسەم قىلىپ تۇرۇپ ئېلىۋالسا الله ئۇنىڭغا دوزاخنى ۋاجىب قىلىدۇ ۋە جەننەتنى ھارام قىلىدۇ» دېۋىدى. بىر كىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئازراق كىچىككىنە نەرسە بولسىچۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەراك ياغىچىدىن بولغان مىسۋاك چاغلىق نەرسە بولسىمۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

215/13 ـ وعن عَدِي بن عُمَيْرَةَ رضي اللَّه عنه قال: سَمِعْتُ رسولَ اللَّه يَقُول: «مَن اسْتَعْمَلْنَاهُ مِنْكُمْ عَلَى عَمَل، فَكَتَمَنَا مِخْيَطاً فَمَا فَوْقَهُ، كَانَ غُلُولا يَأْتِي بِهِ يومْ الْقِيامَةِ» فقَام إِلَيهِ رجُلٌ أَسْودُ مِنَ الأَنْصَارِ، كأَنِّي أَنْظُرُ إِلَيْهِ، فقال: يا رسول اللَّه اقْبل عني عملَكَ قال: «ومالكَ؟» قال: سَمِعْتُك تقُول كَذَا وَكَذَا، قال: «وَأَنَا أَقُولُهُ الآن: من اسْتعْمَلْنَاهُ عَلَى عملٍ فلْيجِيء بقَلِيلِهِ وَكِثِيرِه، فمَا أُوتِي مِنْهُ أَخَذَ ومَا نُهِي عَنْهُ انْتَهَى» رواه مسلم.

215/13 ـ ئەدىي ئىبنى ئۇمەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «بىز سىلەردىن كىمگە ھوقۇق بەرسەك، ئۇ بىزدىن يىڭنىچىلىك ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ كىچىك نەرسىنى يوشۇرسا خىيانەت قىلغان بولۇپ، ئۇ قىيامەت كۈنى خىيانەت قىلغان ئاشۇ نەرسە بىلەن بىرگە كېلىدۇ» دېدى. ئاندىن ئەنسارىلاردىن بولغان بىر قارا ساھابە ئورنىدىن تۇرۇپ (مەن ئۇنى ھازىر كۆرگەندەكلا ئېسىمدە): ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا

بەرگەن ئەمەللىرىڭنى ئېلىۋالغىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ساڭا نېمە بولدى؟» دېدى. ئۇ ساھابە: سېنىڭ مۇنداق دېگەنلىرىڭنى ئاڭلاۋاتسام، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن ئۇ سۆزلىرىمنى ھازىرمۇ دەيمەن، بىز كىمنى بىرەر ئەمەلگە قويساق ئاندىن ئۇ بۇيرۇلغاننى ئاز بولسۇن، كۆپ بولسۇن ئېلىپ كەلسۇن، ئۇ نەرسىلەردىن بېرىلگەننىنى ئالسۇن ۋە چەكلەنگەن نەرسىنى ئالمىسۇن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

216/14 ـ وعن عمر بن الخطاب رضي اللَّهُ عنه قال: لَمَّا كان يوْمُ خيْبَرَ أَقْبل نَفرٌ مِنْ أَصْحابِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقَالُوا: فُلانٌ شَهِيدٌ، وفُلانٌ شهِيدٌ، حتَّى مَرُّوا على رَجُلٍ فقالوا: فلانٌ شهِيد. فقال النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «كلاَّ إِنِّي رَأَيْتُهُ فِي النَّارِ فِي بُرْدَةٍ غَلَّها أَوْ عباءَةٍ» رواه مسلم.

**216/14 ـ** ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، خەيبەر كۈنى بولغان چاغدا ساھابىلاردىن بىر تۈركۈمى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلدى. ئاندىن: پالانى، پۈكۈنى شېھىت بولدى دېيىشتى، ھەتتا بىر كىشىنى تىلغا ئېلىپ پالانى شېھىت بولدى، دېيىشكەندە. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداق ئەمەس، مەن ئۇنى بىر تون ياكى بىر كىيىمگە خىيانەت قىلغانلىقى ئۈچۈن دوزاختا تۇرغانلىقىنى كۆردۈم» دېدى. [مۇسلىمدىن]

217/15 ـ وعن أَبي قَتَادَةَ الْحارثِ بنِ ربعي رضي اللَّه عنه عن رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنَّهُ قَام فِيهمْ، فذَكَرَ لَهُمْ أَنَّ الْجِهادَ فِي سبِيلِ اللَّه، وَالإِيمَانَ بِاللَّه أَفْضلُ الأَعْمالِ، فَقَامَ رَجلٌ فقال: يا رسول اللَّه أَرَأَيْت إِنْ قُتِلْتُ فِي سَبِيلِ اللَّه، تُكَفِّرُ عني خَطَايَايَ؟ فقال لَهُ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «نعَمْ إِنْ قُتِلْتَ فِي سَبِيلِ اللَّه وأَنْتَ صَابر مُحْتَسِبٌ، مُقْبِلٌ غيْرَ مُدْبرٍ» ثُمَّ قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «كيْف قُلْتَ؟» قال: أَرَأَيْتَ إِنْ قُتِلْتُ فِي سَبِيل اللَّه، أَتُكَفرُ عني خَطَاياي؟ فقال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «نَعمْ وأَنْت صابِرٌ مُحْتَسِبٌ، مُقبِلٌ غَيْرَ مُدْبِرٍ، إِلاَّ الدَّيْن فَإِنَّ جِبْرِيلَ قال لِي ذلِكَ» رواه مسلم.

**217/15 ـ** ھارس ئىبنى رەبىئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ ئارىسىدا تۇرۇپ: «الله يولىدا قىلىنغان جىھاد ۋە الله غا ئىمان ئېيتىش ئەڭ ئەۋزەل ئەمەللەردۇر» دېدى. بىر كىشى ئورنىدىن تۇرۇپ ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن الله يولىدا ئۆلتۈرۈلسەم مېنىڭ خاتالىقىم يۇيۇلۇپ كېتەمدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «ھەئە، ئەگەر الله يولىدا سەن چىداملىق، الله دىن ساۋاب ئۈمىد كۈتكۈچى، جەڭگە يۈزلەنگۈچى، جەڭدىن قاچمىغۇچى ھالەتتە ئۆلتۈرۈلسەڭ» دېدى. ئاندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن نېمە دېگەنتىڭ؟» دېدى. ئۇ كىشى: ئەگەر الله يولىدا ئۆلتۈرۈلسەم خاتالىقلىرىم ئۆچۈرۈلۈپ كېتەمدۇ؟ دېدىم، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «ھەئە، ئەگەر الله يولىدا سەن پەقەت چىداملىق، الله دىن ساۋاب ئۈمىد كۈتكۈچى، جەڭگە يۈزلەنگۈچى، جەڭدىن قاچمىغۇچى بولغان ھالەتتە بولۇپ ئۆلتۈرۈلسەڭ پەقەت قەرزىڭدىن باشقا خاتالىقلىرىڭ ئۆچۈرۈلىدۇ. ماڭا جىبرىئىل ھەققەتەن شۇنداق، دېدى» دېدى. [مۇسلىمدىن]

218/16 ـ وعن أَبي هريرة رضي اللَّه عنه، أَن رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «أَتَدْرُون ما الْمُفْلِسُ؟" قالُوا: الْمُفْلسُ فِينَا مَنْ لا دِرْهَمَ لَهُ وَلا مَتَاعَ. فقال: «إِنَّ الْمُفْلِسَ مِنْ أُمَّتِي مَنْ يَأْتِي يَوْمَ الْقيامةِ

بِصَلاةٍ وَصِيَامٍ وزَكَاةٍ، ويأْتِي وقَدْ شَتَمَ هذا، وقذَفَ هذَا وَأَكَلَ مالَ هَذَا، وسفَكَ دَم هذَا، وَضَرَبَ هذا، فيُعْطَى هذَا مِنْ حسَنَاتِهِ، وهَذا مِن حسَنَاتِهِ، فَإنْ فَنِيَتْ حسناته قَبْلَ أنْ يقْضِيَ مَا عَلَيْهِ، أُخِذَ مِنْ خَطَايَاهُمْ فَطُرِحَتْ عَلَيْه، ثُمَّ طُرِح في النَّارِ» رواه مسلم.

**218/16** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر مۇفلىسنىڭ نىمە ئىكەنلىكىنى بىلەمسىلەر؟» دەپ سورىغاندا ساھابىلار: مۇفلىس دېگەن بىزنىڭ ئىچىمىزدىكى پۇل ـ ماللىرى يوق كىشىلەردۇر، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۇفلىس دېگەن ھەقىقەتەن مېنىڭ ئۈممەتلىرىمدىن قىيامەت كۈنى ناماز ۋە روزا ۋە زاكاتتىن ئىبارەت ياخشى ئەمەللەر بىلەن كەلگەن، بىراق (ئۇ دۇنيادىكى چېغىدا) بىرىنى تىللىۋالغان، بىرىگە بوھتان چاپلىغان ۋە بىرىنىڭ مېلىنى ناھەق يەۋالغان ۋە بىرىنىڭ قېنىنى تۆككەن، بىرىنى ئۇرىۋالغان بولۇپ گۇناھلىرىنىڭ قىساسى ئۈچۈن ياخشىلىقلىرىدىن ئۇنىڭغا ئازراق، بۇنىڭغا ئازراق بېرىپ ھەتتا ياخشىلىقلىرى تۈگەپ كەتكەندە باشقىلارنىڭ گۇناھلىرى ئۇنىڭغا ئارتىپ قويۇلغان، شۇنىڭ بىلەن دوزاخقا تاشلانغان كىشىدۇر» دېدى. [مۇسلىمدىن]

**219/17**ـ وعن أُمِّ سَلَمَةَ رضي اللَّه عنها، أن رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِنَّمَا أَنَا بشَرٌ، وَإِنَّكُمْ تَخْتَصِمُونَ إِلَيَّ، وَلَعَلَّ بَعْضَكُمْ أَنْ يَكُونَ أَلْحنَ بِحُجَّتِهِ مِنْ بَعْض، فأَقْضِي لَهُ بِنحْوِ ما أَسْمَعُ فَمَنْ قَضَيْتُ لَهُ بِحَقِّ أَخِيهِ فَإِنَّمَا أَقْطَعُ لَهُ قِطْعَةً مِنَ النَّارِ» متفق عليه. «أَلْحَنَ» أَيْ: أَعْلَم.

**219/17** ـ ئۇممۇسەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەقىقەتەن مەنمۇ بىر ئادەم، سىلەر جېدەللىشىپ قالساڭلار، مېنىڭ ئالدىمغا كېلىسىلەر، ئېھتىمال سىلەردىن بىرىڭلار دەلىل ـ پاكىت كەلتۈرۈشكە يەنەبىرىڭلار سۆزگە ئۇستىراق بولۇشۇڭلار مۇمكىن. ئاندىن مەن ئاڭلىغىنىم بويىچە ھۆكۈم قىلىپ بېرىمەن. ئەگەر مەن بىرەرسىگە ئۇنىڭ قېرىندىشىنىڭ ھەققىنى ھۆكۈم قىلىپ بەرگەن بولسام ئۇنىڭغا ھەقىقەتەن ئوتتىن بىر پارچىنى يۇلۇپ بەرگەن بولىمەن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**220/18**ـ وعن ابنِ عمرَ رضي اللَّه عنهما قال قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَنْ يَزَالَ الْمُؤْمِنُ فِي فُسْحَةٍ مِنْ دِينِهِ مَالَمْ يُصِبْ دَماً حَراماً» رواه البخاري.

**220/18** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۆمىن ئەگەر ھارام قانغا پېتىپ قالمىسىلا[1] ئۇنىڭغا ھەمىشە ئۆز دىنىدا كەڭچىلىك بولىدۇ» دېدى. [بۇخارىدىن]

**221/19** ـ وعن خَوْلَةَ بِنْتِ عامِرٍ الأَنْصَارِيَّةِ، وَهِيَ امْرَأَةُ حمْزَةَ رضي اللَّهُ عنه وعنها، قالت: سمِعْتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «إِنَّ رِجَالاً يَتَخَوَّضُونَ فِي مالِ اللَّهِ بِغَيْرِ حَقٍّ فَلَهُمُ النَّارُ يَوْمَ الْقِيَامةِ» رواه البخاري.

[1] ناھەق ئادەم ئۆلتۈرمىگەن بولسا.

221 /19 ـ ھەمزىنىڭ ئايالى، ئامرىنىڭ قىزى ئەنسارىلاردىن بولغان خەۋلەدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم، دەيدۇ: «اللہ تائالانىڭ بەرگەن ماللىرىنى ئورۇنسىز يەرلەرگە ئىشلىتىدىغانلار ھەققەتەن قىيامەت كۈنى دوزاختا كىرىدۇ » [بۇخارىدىن]

## 27 ـ باب

## مۇسۇلمانلارنىڭ ھۆرمىتىنى ئۇستۈن قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ ھوقۇقلىرىنىڭ بايانى ۋە ئۇلارغا مېھرى - شەپقەت قىلىش ھەم مېھربانلىق قىلىش توغرىسىدا

اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَنْ يُعَظِّمْ حُرُمَاتِ اللَّهِ فَهُوَ خَيْرٌ لَهُ عِنْدَ رَبِّهِ﴾ ﴿كىمكى اللہ نىڭ دىنىنىڭ ئەھكاملىرىنى ئۇلۇغلىسا (يەنى ھەج جەريانىدا اللہ نىڭ بۇيرۇقلىرىنى بەجا كەلتۈرۈپ مەنئى قىلغان ئىشلىرىدىن چەكلەنسە)، بۇ، پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ئۇنىڭ (دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىكى) ئۈچۈن ياخشىدۇر﴾[1] ﴿وَمَنْ يُعَظِّمْ شَعَائِرَ اللَّهِ فَإِنَّهَا مِنْ تَقْوَى الْقُلُوبِ﴾ ﴿كىمكى دىني ئىشلارنى ئۇلۇغلايدىكەن، (جۇملىدىن ھەجنىڭ ئەمەللىرىنى، قۇربانلىقلارنى) بۇ دىللارنىڭ تەقۋادارلىقىدىندۇر﴾[2] ﴿وَاخْفِضْ جَنَاحَكَ لِلْمُؤْمِنِينَ﴾ ﴿مۆمىنلەرگە كەمتەر بولغىن﴾[3] ﴿مَنْ قَتَلَ نَفْساً بِغَيْرِ نَفْسٍ أَوْ فَسَادٍ فِي الْأَرْضِ فَكَأَنَّمَا قَتَلَ النَّاسَ جَمِيعاً وَمَنْ أَحْيَاهَا فَكَأَنَّمَا أَحْيَا النَّاسَ جَمِيعاً﴾ ﴿كىمكى ناھەق ئادەم ئۆلتۈرمىگەن، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلمىغان بىر ئادەمنى ئۆلتۈرسە ئۇ پۈتۈن ئىنسانلارنى ئۆلتۈرگەندەك بولىدۇ. كىمكى بىر ئادەمنى تىرىلدۈرسە (يەنى قۇتقۇزسا ياكى ھايات قېلىشىغا سەۋەبچى بولسا) ئۇ پۈتۈن ئىنسانلارنى تىرىلدۈرگەندەك بولىدۇ﴾[4].

1/222– وعن أبي موسى رضي اللَّه عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الْمُؤْمِنُ لِلْمُؤْمِنِ كَالْبُنْيَانِ يَشُدُّ بعْضُهُ بَعْضاً» وَشَبَّكَ بَيْنَ أَصَابِعِه. متفق عليه.

1/222 ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۆمىن مۆمىنگە نىسبەتەن، بىر ـ بىرىگە كىرىشىپ كەتكەن بىناغا ئوخشايدۇ» دەپ بارماقلىرىنى ئۆزئارا بىر ـ بىرىگە كىرىشتۈردى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

2/223 ـ وعنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَن مَرَّ فِي شَيْءٍ مِنْ مَسَاجِدِنَا، أَوْ أَسْوَاقِنَا، ومَعَه نَبْلٌ فَلْيُمْسِكْ، أَوْ لِيَقْبِضْ عَلَى نِصالِهَا بِكفِّهِ أَنْ يُصِيبَ أَحَداً مِنَ الْمُسْلِمِينَ مِنْهَا بِشَيْءٍ» متفق عليه.

2/223 ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىزنىڭ مەسچىتلىرىمىزدىن ياكى بازارلىرىمىزدىن ئۆتسە، ئۇنىڭدا تىغلىق نەرسە بولسا ئۇ تىغلىرىنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ بىرەرسىگە زىيان يەتكۈزۈپ قالماسلىقى ئۈچۈن ئۇنى يىغىۋالسۇن ياكى بىسىنى قولى بىلەن تۇتىۋالسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

---

[1] سۈرە ھەج 30 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ھەج 32 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ھىجر 88 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە مائىدە 32 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

224/3 ـ وعن النُّعْمَانِ بنِ بشِيرٍ رضي اللَّه عنهما قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مثَلُ الْمُؤْمِنِينَ فِي تَوَادِّهِمْ وتَرَاحُمِهِمْ وتَعاطُفِهِمْ، مَثَلُ الْجَسَدِ إِذَا اشْتَكَى مِنْهُ عُضْوٌ تَداعَى لهُ سائِرُ الْجسدِ بالسهَرِ والْحُمَّى» متفقٌ عليه.

224/3 ـ نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۆزئارا ياخشى كۆرۈش ۋە مېھرىبان بولۇش ۋە مېھرى ـ شەپقەت قىلىشتا مۆمىنلەرنىڭ مىسالى ئادەمنىڭ جىسمىغا ئوخشاشتۇر. ئەگەر بەدەندىن بىرەر ئەزا ئاغرىسا بەدەننىڭ قالغان جايلىرىمۇ ئۇيقۇسىزلىق ۋە قىززىش بىلەن تەڭ دەرت تارتىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

225/4 ـ وعن أَبي هُريْرَةَ رضي اللَّه عنه قال: قبَّل النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم الْحسنَ ابن عَلِيٍّ رضي اللَّه عنهما، وَعِنْدَهُ الأَقْرعُ بْنُ حَابِسٍ، فقال الأَقْرَعُ: إِنَّ لِي عَشرةً مِنَ الْولَدِ ما قَبَّلتُ مِنْهُمْ أحداً فنَظَر إِلَيْهِ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: «مَن لا يَرْحمْ لا يُرْحَمْ» متفقٌ عليه.

225/4 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئوغلى ھەسەن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى سۆيۈپ قويدى. ئۇلارنىڭ قېشىدا ئەقرە ئىبنى ھابىس بار ئىدى. ئۇ: ھەققەتەن مېنىڭ ئون ئوغلۇم بار، مەن ئۇلارنىڭ بىرەرىنىمۇ سۆيۈپ باقمىدىم، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا قاراپ قويۇپ: «رەھىم قىلمىغان كىشىگە الله رەھىم قىلمايدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

226/5 ـ وعن عائشةَ رضي اللَّه عنها قالت: قدِم ناسٌ مِن الأَعْرابِ عَلَى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فقالوا: أَتُقبِّلونَ صِبيْانَكُمْ؟ فقال: «نَعَمْ» قالوا: لَكِنَّا واللَّه ما نُقَبِّلُ، فقال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَوَ أَمْلِكُ إِنْ كَانَ اللَّه نَزعَ مِنْ قُلُوبِكُمْ الرَّحمَةَ» متفقٌ عليه.

226/5 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەئرابىلاردىن بىر توپ كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلدى. ئاندىن ئۇلار: سىلەر باللىرىڭلارنى سۆيۈپ قويۇمسىلەر؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە» دېدى. ئۇلار: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بىز سۆيۈپ قويمايمىز، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله سىلەرنىڭ قەلبىڭلاردىن مېھرىبانلىقنى چىقىرىۋەتسە مەن سىلەرنىڭ دىلىڭلارغا ئۇنى سېلىپ قويۇشقا قادىر بولالامدىم» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

227/6 ـ وعن جرير بن عبد اللَّه رضي اللَّه عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ لا يرْحَمِ النَّاس لا يرْحمْهُ اللَّه» متفقٌ عليه.

227/6 ـ جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى كىشىلەرگە رەھىم قىلمايدىكەن، الله مۇ ئۇنىڭغا رەھىم قىلمايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

228/7 ـ وعن أَبي هُريرةَ رضي اللَّه عنه، أَنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِذا صلى أَحدُكُمْ للنَّاسِ فلْيُخَفِّفْ، فَإِنَّ فِيهِمْ الضَّعِيفَ وَالسقيمَ والْكَبِيرَ. وإِذَا صَلَّى أَحَدُكُمْ لِنَفْسِهِ فَلْيطَوِّل ما شَاءَ» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ: «وذَا الْحاجَةِ».

**228/7** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار كىشىلەرگە ناماز ئوقۇپ بەرسە، يەڭگىل ئوقۇسۇن، ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئاجىزلار، كېسەللەر ۋە ياشانغانلار بار. ئەگەر سىلەردىن بىرىڭلار ئۆزى يالغۇز ناماز ئوقۇسا خالىغىنىچە ئۇزارتىۋالسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ھاجەت ئىگىلىرى بار» ـ دېگەن.

229/8 ـ وعن عائشة رضي اللَّه عنها قَالَتْ: إِنْ كَان رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لَيدعُ الْعَمَلَ، وهُوَ يحِبُّ أنَ يَعْملَ بِهِ، خَشْيَةَ أَنْ يَعْمَلَ بِهِ النَّاسُ فيُفْرَضَ عَلَيْهِمْ» متفقٌ عليه.

**229/8** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ھەقىقەتەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەمەللەرنىڭ كىشىلەرگە پەرز قىلىنىپ قېلىشىدىن قورققانلىقى ئۈچۈن ئۆزى ياخشى كۆرىدىغان ئەمەللىرىنىمۇ تاشلاپ قوياتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

230/9 ـ وعنْهَا رضي اللَّه عنها قالَتْ: نَهَاهُمْ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَن الْوِصال رَحْمةً لَهُمْ، فقالوا: إنَّكَ تُواصلُ؟ قال: «إِنِّي لَسْتُ كَهَيْئَتِكُمْ إِنِّي أَبِيتُ يُطْعِمُني رَبِّي ويَسْقِيني» متفقٌ عليه مَعناهُ: يجعَلُ فيَّ قُوَّةَ مَنْ أَكَلَ وَشَرَبَ.

**230/9** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرگە مېھرىبانلىق قىلىپ ئىپتار قىلماي ۋە زولۇق يېمەي ئۇلاپ روزا تۇتۇشتىن چەكلىگەندە، ساھابىلار: سىلى ئۇلاپ روزا تۇتىلىغۇ؟ دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مېنىڭ ئەھۋالىم سىلەرنىڭ ئەھۋالىڭلارغا ئوخشىمايدۇ. مەن ئۇخلىساممۇ الله ماڭا تائام بېرىدۇ ۋە ئىچىملىك بېرىدۇ (يەنى يېگەن، ئىچكەننىڭ قۇۋۋىتى بېرىلىدۇ)» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

231/10 ـ وعن أَبي قَتادَةَ الْحارِثِ بنِ رِبْعي رضي اللَّه عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنِّي لأَقُومُ إِلَى الصَّلاةِ، وَأُرِيدُ أَنْ أُطَوِّل فِيها، فَأَسْمعُ بُكَاءَ الصَّبِيِّ، فَأَتَجوَّزَ فِي صلاتِي كَرَاهِيَةَ أَنْ أَشُقَّ عَلَى أُمِّهِ» رواه البخاري.

**231/10** ـ ئەبۇقەتادە ھارىس ئىبنى رەبىئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن نامازغا تۇرسام[1] نامازنى ئۇزۇن ئوقۇشنى خالايمەن، مەن نامازدا تۇرۇپ (بىرەر كىچىك) بالىنىڭ يىغلىغانلىقىنى ئاڭلىسام ئانىسىنى بىئارام قىلىشنى خالىماي، نامازنى قىسقارتىپ ئوقۇيمەن». [بۇخارىدىن]

232/11 ـ وعن جُنْدبِ بن عبد اللَّه رضي اللَّه عنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ صَلَّى صَلاةَ الصُّبح فَهُوَ فِي ذِمةِ اللَّه فَلا يطْلُبنَّكُمْ اللَّهُ مِنْ ذِمَّتِهِ بِشَيْءٍ، فَإِنَّهُ منْ يَطْلُبْهُ مِنْ ذِمَّتِهِ بِشَيْءٍ يُدرِكْه، ثُمَّ يكُبُّهُ عَلَى وجْهِهِ فِي نَارِ جَهَنَّم» رواه مسلم.

[1] بۇ جامائەت بىلەن ئوقۇلغان نامازنى كۆرسىتىدىغان بولۇپ، بۇلارنىڭ ئىچىدە ئاياللارمۇ بار.

**232/11 ـ** جۇندەب ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ناماز بامداتنى ئوقۇسا، ئۇ الله نىڭ كېپىللىكىدە بولىدۇ. الله سىلەردىن ئۆز كېپىللىكىدىكى نەرسە توغرۇلۇق ھېساب ئالماقچى بولۇپ قالمىسۇن. الله ئۆز كېپىللىكىدىكى كىشى توغرۇلۇق ھېساب ئالماقچى بولسا، ئۇنى تۇتۇپ يۈزى بىلەن دوزاخقا تاشلايدۇ (يەنى بامدات نامىزىنى ۋە باشقا ياخشى ئەمەللەرنى قىلىپ الله نىڭ كېپىللىكىگە ئۆتكەن كىشىگە ھېچكىم ئازار قىلمىسۇن)». [مۇسلىمدىن]

233/12 ـ وعن ابن عمر رضي اللَّه عنهما أَنَّ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «المُسْلِمُ أَخُو المُسْلِمِ، لا يظْلِمُه، ولا يُسْلِمهُ، منْ كَانَ فِي حَاجَةِ أَخِيهِ كَانَ اللَّهُ فِي حاجتِهِ، ومَنْ فَرَّج عنْ مُسْلِمٍ كُرْبَةً فَرَّجَ اللَّهُ عنْهُ بِهَا كُرْبَةً مِنْ كُرَبِ يوْمَ الْقِيامَةِ، ومَنْ ستر مُسْلِماً سَتَرهُ اللَّهُ يَوْمَ الْقِيَامَةِ» متفقٌ عليه.

**233/12 ـ** ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلمان مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىدۇر. ئۇلار بىر ـ بىرىگە زۇلۇم قىلمايدۇ ۋە بىرى يەنە بىرىنى دۈشمەنگە تاپشۇرۇپ بەرمەيدۇ. كىمكى ئۆز قېرىندىشىنىڭ ھاجىتىدە بولىدىكەن، الله مۇ ئۇنىڭ ھاجىتىدە بولىدۇ. كىمكى بىر مۇسۇلماندىن بىر ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرۈۋەتسە، الله مۇ ئۇنىڭدىن قىيامەتنىڭ ئېغىرچىلىقىدىن بىرنى كۆتۈرىۋېتىدۇ. كىمكى بىر مۇسۇلماننىڭ ئەيىبىنى ياپسا الله مۇ قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ ئەيىبىنى ياپىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

234/13 ـ وعن أَبي هريرة رضي اللَّه عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «المُسْلِمُ أَخُو الْمُسْلِمِ لا يخُونُه ولا يكْذِبُهُ ولا يخْذُلُه، كُلُّ الْمُسْلِمِ عَلَى الْمُسْلِمِ حرامٌ عِرْضُهُ ومالُه ودمُهُ التَّقْوَى هَاهُنا، بِحسْبِ امْرِىءٍ مِنَ الشَّرِّ أَنْ يَحْقِرَ أَخاهُ المسلم» رواه الترمذيُّ وقال: حديث حسن.

**234/13 ـ** ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلمان مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىدۇر؛ ئۇ قېرىندىشىغا خىيانەت قىلمايدۇ. يالغانچىلىق قىلمايدۇ. بېشىغا كۈن چۈشكەندە تاشلاپ قويمايدۇ. ھەر قانداق بىر مۇسۇلماننىڭ يەنە بىر مۇسۇلماننىڭ ئابرۇيىنى ۋە ماللىرىنى ۋە قېنىنى تۆكۈش ھارامدۇر. تەقۋالىق مانا بۇ يەردە ئۆزىنىڭ مۇسۇلمان قېرىندىشىنى ھاقارەتلىگەنلىكى شۇ كىشىنىڭ ئوساللىقىدۇر». [تىرمىزىدىن]

235/14 ـ وعنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَحاسدُوا ولا تناجشُوا ولا تَباغَضُوا ولا تَدابرُوا ولا يبِعْ بعْضُكُمْ عَلَى بيْعِ بعْضٍ، وكُونُوا عِبادَ اللَّه إِخْواناً. المُسْلِمُ أَخُو الْمُسْلِم لا يَظلِمُه ولا يَحْقِرُهُ ولا يَخْذُلُهُ. التَّقْوَى هَاهُنا ويُشِيرُ إِلَى صَدْرِهِ ثَلاَثَ مرَّاتٍ بِحسْبِ امْرِيءٍ مِنَ الشَّرِّ أَنْ يَحْقِر أَخاهُ المسلم. كُلَّ الْمُسْلِمِ عَلَى الْمُسْلِمِ حرامٌ دمُهُ ومالُهُ وعِرْضُهُ» رواه مسلم.

"النَّجَش" أَنْ يزِيدَ فِي ثَمنِ سلْعةٍ يُنَادِي عَلَيْهَا فِي السُّوقِ ونَحْوِهِ، ولا رَغْبَةَ لَه فِي شِرائهَا بَلْ يقْصِد أَنْ يَغُرَّ غَيْرهُ، وهَذا حرامٌ. "والتَّدابُرُ": أَنْ يُعرِض عنِ الإِنْسانِ ويهْجُرَهُ ويجعلَهُ كَالشَّيْءِ الذي وراءَ الظهْرِ والدُّبُرِ.

**235/14** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەسەت قىلىشماڭلار ۋە باھانى ئىگىز ـ پەس قىلىپ خېرىدارنى ئالدىماڭلار[1] دۈشمەنلەشمەڭلەر، بىر ـ بىرىڭلاردىن يۈز ئۆرۈشمەڭلار. سېلەردىن بەزىڭلار ـ بەزىڭلارنىڭ سودىسىنىڭ ئۈستىگە سودا قىلمىسۇن. الله نىڭ قېرىنداش بەندىلىرىدىن بولۇڭلار. مۇسۇلمان مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىدۇر. مۇسۇلمان كىشى قېرىندىشىغا زۇلۇم قىلمايدۇ ۋە ئۇنى ھاقارەتلىمەيدۇ. بىشىغا كۈن چۈشكەندە تاشلاپ قويمايدۇ. تەقۋالىق مانا بۇ يەردە» دەپ ئۆزىنىڭ كۆكرىكىگە ئۈچ قېتىم ئىشارەت قىلدى. ئاندىن: «بىر كىشىنىڭ يامان ئىكەنلىكىگە ئۇنىڭ مۇسۇلمان قېرىندىشىنى ھاقارەتلىگەنلىكىنىڭ ئۆزىلا كۇپايە قىلىدۇ. مۇسۇلمان ئۈچۈن ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ قېنى، مېلى ۋە ئابرۇيىغا تېگىش ھارامدۇر» دېدى. [مۇسلىمدىن]

236/15 ـ وعن أنسٍ رضي اللّه عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا يُؤْمِنُ أَحدُكُمْ حتَّى يُحِبَّ لأَخِيهِ مَا يُحِبُّ لِنَفْسِهِ» متفقٌ عليه.

**236/15** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۆزى ياخشى كۆرگەن بىر نەرسىنى قېرىندىشىغىمۇ ياخشى كۆرمىگىچە ھەقىقىي مۆمىن بولالمايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

237/16 ـ وعنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «انْصُرْ أَخَاكَ ظَالِماً أَوْ مَظْلُوماً» فقَالَ رَجُلٌ: يَا رسول اللّه أَنْصرهُ إِذَا كَانَ مَظلُوماً أَرَأَيْتَ إِنْ كَانَ ظَالِماً كَيْفَ أَنْصُرُهُ؟ قال: «تَحْجُزُهُ أَوْ تَمْنَعُهُ مِنَ الظُّلْمِ فَإِنَّ ذلِك نَصْرُهُ» رواه البخاري.

**237/16** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «زۇلۇم قىلغۇچى ياكى زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچى قېرىندىشىڭغا ياردەم قىلغىن» دېگەندە، بىر كىشى ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ قېرىندىشىم زۇلۇمغا ئۇچرىغان بولسىغۇ ياردەم قىلىمەن، بىراق زۇلۇم قىلغۇچىغا قانداق ياردەم قىلىمەن؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى زۇلۇم قىلىشتىن توسقىن. مانا بۇ ھەقىقەتەن قىلىنغان ئۇنىڭغا ياردەمدۇر» دېدى. [بۇخارىدىن]

238/17 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه أنَّ رسول الّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «حقُّ الْمُسْلمِ عَلَى الْمُسْلِمِ خمسٌ: رَدُّ السَّلامِ، وَعِيَادَةُ الْمرِيضَ، واتِّبَاعُ الْجنَائِزِ، وإِجابة الدَّعوةِ، وتَشْمِيت الْعاطِسِ» متفق عليه. وفي رواية لمسلم: «حق الْمُسْلمِ ستٌّ: إذا لقِيتَهُ فسلِّم عليْهِ، وإِذَا دَعاكَ فَأَجِبْهُ، وَإِذَا اسْتَنْصَحَكَ فَانْصحْ لَهُ، وإِذا عطَس فحمِد اللّه فَشَمِّتْهُ. وَإِذَا مرِضَ فَعُدْهُ، وَإِذَا ماتَ فاتْبعهُ».

**238/17** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلماننىڭ مۇسۇلماندا بەش تۈرلۈك ھەققى باردۇر: سالام قايتۇرۇش، كېسەل يوقلاش، جىنازىسىغا ئەگىشىپ[2] چاقىرغان يەرگە بېرىش ۋە چۈشكۈرۈپ ”ئەلھەمدۇلىللا“ دېسە ”يەرھەمۇكەللا“ دېيىش». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

---

[1] خېرىدارنى ئالداش ئۈچۈن بىر ئادەمنى يالغان خېرىدار قىلىپ ياللىۋېلىپ، مال باھاسىنى ئۈستۈرگەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ.
[2] بۇ يەردىكى جىنازىغا ئەگىشىشتىن مېيىتنىڭ نامىزىغا قاتنىشىپ تاكى قەبرىستانلىققا بىللە بېرىشنى كۆرسىتىدۇ.

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «مۇسۇلماننىڭ مۇسۇلمانىدا ئالتە تۈرلۈك ھەققى باردۇر: ئەگەر ئۇچراشساڭ سالام بەرگىن، سېنى چاقىرغان يەرگە بارغىن، ئەگەر سەندىن نەسىھەت تەلەپ قىلسا نەسىھەت قىلغىن، چۈشكۈرۈپ ”ئەلھەمدۇلىللا“ دېسە ”يەرھەمۇكەللا“ دەپ جاۋاب قايتۇرغىن، كېسەل بولۇپ قالسا يوقلىغىن ۋە ئۆلۈپ كەتسە ئۇنىڭ جىنازىسىغا ئەگەشكىن» دېيىلگەن.

239/18 ـ وعن أَبي عُمارة الْبراءِ بنِ عازبٍ رضي اللَّه عنهما قال: أَمرنا رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِسبْعٍ: أَمرنَا بِعِيادة الْمرِيضِ، وَاتِّبَاعِ الْجنازةِ، وتَشْمِيتِ الْعاطِس، وَإِبْرارِ الْمُقْسِمِ، ونَصْرِ المظْلُومِ، وَإِجابَةِ الدَّاعِي، وإِفْشاءِ السَّلامِ. وَنَهانَا عَنْ خواتِيمَ أَوْ تَختُّمٍ بالذَّهبِ، وَعنْ شُرْبٍ بالفَضَّةِ، وعَنِ المياثِرِ الحُمْرِ، وَعَنِ الْقَسِّيِّ، وَعَنْ لُبْسِ الحَرِيرِ وَالإِسْتَبْرَقِ وَالدِّيبَاج. متفق عليه.

وفي روايةٍ: وإِنْشَادِ الضَّالةِ فِي السَّبْعِ الأُولِ.

”المياثِرِ“ بيَاء مُثَنَّاةٍ قبْلَ الأَلِفِ، وَثَاء مثلثة بعْدَهَا، وَهِيَ جمْعُ مَيْثِرةٍ، وَهِي شَيْءٌ يتَّخَذُ مِنْ حريرٍ وَيُحْشَى قُطْناً أَوْ غَيْرَهُ ويُجْعلُ فِي السُّرُجِ وكُورِ الْبعِيرِ يجْلِسُ عَلَيْهِ الرَّاكِبُ ”والقَسيُّ“ بفتحِ القاف وكسر السينِ المهملة المشدَّدةِ: وَهِيَ ثِيَابٌ تُنْسَجُ مِنْ حَرِيرٍ وكَتَّانٍ مُخْتَلِطَيْنِ. ”وإِنْشَادُ الضَّالَّةِ“: تَعرِيْفُهَا.

**239/18** ـ بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى مۇنداق يەتتە ئىشقا بۇيرۇپ، يەتتە ئىشتىن توستى: «بىزنى كېسەللەرنى يوقلاشقا، جىنازىغا ئەگىشىشكە، چۈشكۈرۈپ ھەمدۇ ئېيتقۇچىغا جاۋاب قايتۇرۇشقا، قەسەم قىلغۇچىنىڭ قەسىمنى ئورۇنلىشىغا ياردەم بېرىشكە (ئەگەر ياخشى ئىشنى قىلىشقا قەسەم ئىچكەن بولسا)، زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىغا ياردەم بېرىشكە، چاقىرغان يەرگە بېرىشقا، سالامنى ئومۇملاشتۇرۇشقا، بۇيرىدى ۋە بىزنى ئالتۇن ئۈزۈك تاقاشتىن ۋە كۈمۈش قاچىلاردا ئىچىشتىن، تۆگىلىرىمىزنىڭ ئىگەرلىرىگە پاختا بىلەن پەردازلانغان قىزىل يىپەكلەرنى ئىشلىتىشتىن، زىغىر يىپى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ توقۇلغان يىپەك كىيىملەرنى كىيىشتىن، تۇم ۋە ئىنچىكە تالالىق يىپەك رەختلەردە كىيىم كىيىشتىن چەكلىدى».

يەنە بىر رىۋايەتتە: بۇيرۇلغان يەتتە ئىشنىڭ قاتارىدا «يۈتۈپ كەتكەن نەرسىنى ئېلان قىلىشقا بۇيرىدى» دېيىلگەن.

## 28 ـ باب

## مۇسۇلمانلارنىڭ ئەيىبىنى يېپىش ۋە زۆرۈر بولمىسا ئۇلارنىڭ ئەيىبلىرىنى ئاشكارىلاشتىن چەكلەش توغرىسىدا

**اللّٰه تائالا مۇنداق دەيدۇ:** ﴿إِنَّ الَّذِينَ يُحِبُّونَ أَنْ تَشِيعَ الْفَاحِشَةُ فِي الَّذِينَ آمَنُوا لَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ فِي الدُّنْيَا وَالْآخِرَةِ﴾ ﴿مۆمىنلەر ئۇستىدە يامان سۆزلەرنىڭ تارىلىشىنى ياقتۇرىدىغان ئادەملەر، شۈبھىسىزكى، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە قاتتىق ئازابقا قالىدۇ﴾[1].

[1] سۈرە نۇر 19 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

240/1 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم قال: «لا يستُرُ عَبْدٌ عبْداً فِي الدُّنْيَا إلاَّ سَتَرهُ اللّه يَوْمَ الْقيامَةِ» رواه مسلم.

**240/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دۇنيادا بىر بەندە يەنە بىر بەندىنىڭ ئەيىبىنى ياپسا، قىيامەت كۈنى اللە ئۇنىڭ ئەيىبىنى ياپىدۇ». [مۇسلىمدىن]

241/2 ـ وعنه قال: سمعت رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم يقول: «كُلُّ أُمَّتِي مُعَافًى إلاَّ المُجاهرينَ، وإنَّ مِن المُجاهرةِ أن يعمَلَ الرَّجُلُ بالليلِ عملاً، ثُمَّ يُصْبح وَقَدْ سَتَرهُ اللّه عَلَيْهِ فَيقُولُ: يَا فلانُ عَمِلْتُ الْبَارِحَةَ كذَا وَكَذَا، وَقَدْ بَاتَ يَستْرهُ ربُّهُ، ويُصْبحُ يَكْشفُ سِتْرَ اللّه» متفق عليه.

**241/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «مېنىڭ ھەر قانداق ئۈممىتىم كەچۈرۈلگۈچىدۇر، پەقەت ئاشكارىلىغۇچىلار كەچۈرۈلمەيدۇ. ئاشكارلىغۇچى دېگەن: كېچىدە بىر ئىشلارنى قىلغان، ئاندىن اللە ئۇنىڭ ئەيىپىنى ياپسا ئۇ تاڭ ئاتقۇزۇپ: ئى پالانى مەن كېچىدە مۇنداق ـ مۇنداق ئىشلارنى قىلدىم، دېگەن كىشىدۇر. ھەقىقەتەن اللە ئۇنىڭ كېچىدىكى ئەيىبىنى ياپسا، ئۇ تاڭ ئاتقۇزۇپ اللە ياپقاننى ئاشكارىلايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

242/3 ـ وعنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم قال: «إذَا زَنَتِ الأَمةُ فَتبينَ زِناهَا فَليجلدْها الحدَّ، ولا يُثَرِّبْ عَلَيْهَا، ثمَّ إنْ زَنَتِ الثَّانية فَلْيجلدْها الحدَّ ولا يُثرِّبْ عَلَيْهَا، ثُمَّ إنْ زَنتِ الثَّالثةَ فَلْيبعهَا ولوْ بِحبْلٍ مِنْ شعرٍ» متفق عليه. «التَّثْرِيبُ»: التَّوْبيخُ.

**242/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر دېدەك زىنا قىلسا، ئاندىن ئۇنىڭ زىنا قىلغانلىقى ئاشكارىلانسا ئۇنى قامچا بىلەن جازالىسۇن. بىراق ئۇنى ھاقارەتلىمىسۇن. ئاندىن ئىككىنچى قېتىم يەنە زىنا قىلسا ئۇنى يەنە جازالىسۇن بىراق ھاقارەت قىلمىسۇن. ئاندىن كېيىن يەنە ئۈچىنچى قېتىم زىنا قىلسا، ئۇنى قىلدىن ئىشلىگەن ئارغامچىغا بولسىمۇ سېتىۋەتسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

243/4 ـ وعنه قال: أُتيَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم برجلٍ قَدْ شرب خَمْراً قال: «اضْربُوهُ» قال أبُو هُرَيْرةَ: فمِنَّا الضَّارِبُ بيدِهِ والضَارِبُ بِنَعْله، والضَّارِبُ بثوبِهِ. فَلَمَّا انْصَرَفَ قَال بعْضُ الْقَومِ: أَخْزاكَ اللّه، قال: «لا تقُولُوا هَكَذا لا تُعِينُوا عليه الشَّيْطان» رواه البخاري.

**243/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا ھاراق ئىچكەن بىر كىشى كەلتۈرۈلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى ئۇرۇڭلار» دېدى. ئەبۇھۇرەيرە مۇنداق دېدى: بىز ئۇنى قولىمىز بىلەن، ئاياقلىرىمىز بىلەن ۋە كىيىملىرىمىز بىلەن ئۇردۇق. ئۇ كىشى كەتكەن چاغدا بەزى كىشىلەر: اللە سېنى خار قىلغۇەتكەي، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداق دېمەڭلار، ئۇنىڭغا قارشى شەيتانغا ياردەم بەرمەڭلار» دېدى. [بۇخارىدىن]

29 ـ باب

مۇسۇلمانلارنىڭ ھاجەتلىرىنى ئورۇنلاش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿وَافْعَلُوا الْخَيْرَ لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ﴾ ﴿بەختكە ئېرىششىڭلار ئۈچۈن ياخشى ئىشلارنى قىلىڭلار﴾[1].

244/1 ـ وعن ابن عمرَ رضي اللّهُ عنهما أن رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «المسلمُ أخو المسلم لا يَظلِمه ولا يُسْلِمُهُ. ومَنْ كَانَ فِي حاجةِ أخِيهِ كانَ اللّهُ فِي حاجتِهِ، ومنْ فَرَّجَ عنْ مُسلمٍ كُرْبةً فَرَّجَ اللّهُ عنه بها كُرْبةً من كُرَبِ يومَ القيامةِ، ومن سَتَّرَ مُسْلماً سَتَرَهُ اللّهُ يَومَ الْقِيامَةِ» متفق عليه.

244/1 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلمان مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىدۇر، ئۇ ئۇنىڭغا زۇلۇم قىلمايدۇ ۋە ئۇنى دۈشمىنىگە تاپشۇرۇپ بەرمەيدۇ. كىمكى ئۆز قېرىندىشىنىڭ ھاجىتىنى راۋان قىلسا، الله ئۇنىڭ ھاجىتىنى راۋان قىلىدۇ. كىمكى مۇسۇلماندىن بىر مۇشەققەتلىكنى كۆتۈرۈۋېتىدىكەن، الله ئۇنىڭدىن قىيامەت كۈنىنىڭ مۇشەققەتتىدىن بىر مۇشەققەتنى كۆتۈرۈۋېتىدۇ. كىمكى مۇسۇلماننىڭ ئەيىبىنى ياپىدىكەن. الله مۇ قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ ئەيىبىنى ياپىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

245/2 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنهُ، عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «من نَفَّس عن مؤمن كُرْبة منْ كُرب الدُّنْيا، نفَّس اللّه عنه كُرْبة منْ كُرَب يومِ الْقِيامَةِ، ومنْ يسَّرَ على مُعْسرٍ يسَّرَ اللّه عليْه في الدُّنْيَا والآخِرةِ، ومنْ سَتَر مُسْلِماً سَترهُ اللّه فِي الدنْيا والآخرة، واللّه فِي عوْنِ العبْد ما كانَ العبْدُ في عوْن أخيهِ، ومنْ سلك طَريقاً يلْتَمسُ فيهِ عِلْماً سهَّل اللّه لهُ به طريقاً إلى الجنَّة. وما اجْتَمعَ قوْمٌ فِي بيْتٍ منْ بُيُوتِ اللّه تعالَى، يتْلُون كِتَابَ اللّه، ويَتَدارسُونهُ بيْنَهُمْ إلاَّ نَزَلَتْ عليهم السَّكِينةُ، وغَشِيَتْهُمُ الرَّحْمةُ، وحفَّتْهُمُ الملائكَةُ، وذكَرهُمُ اللّه فيمَنْ عنده. ومنْ بَطَّأَ به عَملُهُ لمْ يُسرِعْ به نَسَبُهُ» رواه مسلم.

245/2 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى مۆمىندىن دۇنيا قىيىنچىلىقىدىن بىر قىيىنچىلىقنى كۆتۈرۈۋەتسە، الله ئۇنىڭدىن قىيامەت كۈنىنىڭ قىيىنچىلىقىدىن بىر قىيىنچىلىقنى كۆتۈرۈۋېتىدۇ. كىمكى قىيىنچىلىقتا ئۇچرىغۇچىنىڭ قىيىنچىلىقىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەرسە، الله ئۇنىڭغا دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ. كىمكى بىر مۇسۇلماننىڭ ئەيىبىنى ياپسا، الله مۇ ئۇنىڭ ئەيىبىنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ياپىدۇ. كىمكى بىر بەندە ئۆزىنىڭ بۇرادىرىگە ياردەمدىلا بولسا الله مۇ ئۇ بەندىنىڭ ياردىمىدىلا بولىدۇ. كىمكى ئىلىم ئېلىش ئۈچۈن يول ئالسا الله ئۇنىڭغا جەننەتنىڭ يولىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ. كىشىلەر قاچانكى الله نىڭ ئۆيلىرىدىن بىر ئۆيدە يىغىلىپ قۇرئان كەرىمنى ئوقۇسا ۋە ئۆز ئارا ئۆگەنسە ئۇلارغا تىنچلىق، خاتىرجەملىك چۈشىدۇ ھەم ئۇلارنى رەھمەت پەرىشتىلىرى ئورىۋالىدۇ. الله ئۇلاردىن رازى بولۇپ ئۆزىنىڭ قېشىدىكى پەرىشتىلەرگە سۆزلەپ بېرىدۇ. ھەر قانداق بىر ئادەمنى ئۇنىڭ ئەمەلى ئارقىدا قالدۇرغان بولسا ئۇنى ھەرگىز ئۇنىڭ نەسەبى ئالدىغا چىقىرالمايدۇ». [مۇسلىمدىن]

30 ـ باب

---

[1] سۈرە ھەج 77 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

## شاپائەت قىلىش توغرىسىدا

اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿مَنْ يَشْفَعْ شَفَاعَةً حَسَنَةً يَكُنْ لَهُ نَصِيبٌ مِنْهَا﴾ ﴿كىمكى (كىشىلەر ئارىسىدا) ياخشى (ئىش ئۈچۈن) شاپائەت قىلسا، ئۇنىڭدىن (ياخشى ئىشتىن) ئۇنىڭ نېسىۋىسى بولىدۇ﴾[1].

246/1 ـ وعن أبي موسى الأشعري رضي اللّه عنه قال: كان النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إذَا أَتَاهُ طالِبُ حاجةٍ أَقْبَلَ عَلَى جُلسائِهِ فقال: «اشْفَعُوا تُؤجَرُوا ويَقْضِي اللّه عَلَى لِسان نَبِيِّهِ ما أَحبَّ» متفق عليه.

وفي رواية: «مَا شَاءَ».

246/1 ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا ھەرقاچان بىرەر ھاجەتمەن كەلسە ئۇ بىللە ئولتۇرغان كىشىلەرگە قاراپ: «شاپائەت قىلىڭلار، ئەجرگە ئېرىشىسىلەر، اللە ئۆز پەيغەمبىرىنىڭ تىلى بىلەن خالىغانىنى ئادا قىلىپ بېرىدۇ» دەيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

247/2 ـ وعن ابن عباس رضي اللّه عنهما في قِصَّة برِيرَةَ وزَوْجِها. قال: قال لَهَا النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَوْ راجَعْتِهِ؟» قَالتَ: يا رَسُولَ اللّه تأْمُرُنِي؟ قال: «إنَّما أشفعُ» قَالَتْ: لا حاجة لِي فِيهِ. رواه البخاري.

2\247 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بەرىرە ۋە ئۇنىڭ يولدىشىنىڭ قىسسىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئايالغا: «بۇنىڭ بىلەن يارىشىۋالسىڭىز بولمامدۇ؟» دېدى. ئۇ ئايال: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى!بۇ بۇيرۇقلىرىمۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شاپائەت قىلىۋاتىمەن (يولدىشىڭىزغا ئىچ ئاغرىتىپ شاپائەت قىلىۋاتىمەن)» دېدى. ئۇ ئايال: مېنىڭ ئۇنىڭغا ھاجىتىم يوق، دېدى. [بۇخارىدىن]

## 31 ـ باب

## كىشىلەرنىڭ ئارىسىنى ياخشىلاش توغرىسىدا

اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿لا خَيْرَ فِي كَثِيرٍ مِنْ نَجْوَاهُمْ إِلَّا مَنْ أَمَرَ بِصَدَقَةٍ أَوْ مَعْرُوفٍ أَوْ إِصْلاحٍ بَيْنَ النَّاسِ﴾ ﴿ئۇلارنىڭ يوشۇرۇن سۆھبەتىنىڭ تولىسىدا خەيرىيەت يوقدۇر. پەقەت سەدىقىغە ياكى ياخشىلىققا ياكى كىشىلەرنى ئەپلەشتۈرۈشكە ئەمر قىلغان كىشىلەر (نىڭ يوشۇرۇن سۆھبەتى) بۇنىڭدىن مۇستەسنا﴾[2] ﴿وَالصُّلْحُ خَيْرٌ﴾ ﴿كېلىشىش، ئۇزۇلۇپ كېتىشتىن ياخشىدۇر﴾[3] ﴿فَاتَّقُوا اللَّهَ وَأَصْلِحُوا ذَاتَ بَيْنِكُمْ﴾ ﴿اللە دىن قورقۇڭلار(ئىختىلاپ قىلىشماي ئىتتىپاق بولۇپ)ئاراڭلارنى تۈزەڭلار﴾[4] ﴿إِنَّمَا

(1) سۈرە نىسا 85 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(2) سۈرە نىسا 114 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(3) سۈرە نىسا 128 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(4) سۈرە ئەنفال 1 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

الْمُؤْمِنُونَ إِخْوَةٌ فَأَصْلِحُوا بَيْنَ أَخَوَيْكُمْ﴾ ﴿مۆمىنلەر ھەققەتەن (دىندا) قېرىنداشلاردۇر، (ئۇرۇشۇپ قالسا) قېرىندىشىڭلارنىڭ ئارىسىنى تۈزەڭلار﴾[1].

248/1 ـ وعن أَبي هريرة رضي اللَّه عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «كُلُّ سُلامى مِنَ النَّاسِ عَلَيْهِ صَدَقَةٌ كُلَّ يومٍ تَطْلُعُ فِيهِ الشَّمْسُ: تَعْدِلُ بيْن الاثْنَيْنِ صَدقَةٌ، وَتُعِينُ الرَّجُلَ فِي دَابَّتِهِ فَتحْمِلُهُ عَلَيْهَا، أَوْ تَرْفَعُ لَهُ عَلَيْهَا مَتَاعهُ صَدقَةٌ، وَالْكَلِمَةُ الطَّيِّبةُ صدقَةٌ، وبكُلِّ خَطْوَةٍ تَمْشِيهَا إِلَى الصَّلاةِ صَدقَةٌ، وَتُمِيطُ الأَذَى عَنِ الطَّرِيقِ صَدَقَةٌ» متفق عليه.

«ومعنى تَعْدِلُ بَيْنَهُمَا» تُصْلِحُ بَيْنَهُمَا بِالْعَدْلِ.

248/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر كۈن چىققان كۈندە، ئادەمنىڭ ھەربىر ئۇگىلىرىگە سەدىقە قىلىش توغرا كېلىدۇ. ئىككى ئادەمنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئادىل ھۆكۈم قىلىپ قويۇش سەدىقەدۇر. بىر كىشىنىڭ ئۇلۇقىغا مىنىۋېلىشىغا ياردەم بېرىش ياكى ئۇ كىشىنىڭ يۈك ـ تاقلىرىنى ئېلىپ بېرىشمۇ سەدىقەدۇر. ياخشى سۆزمۇ بىر سەدىقە ۋە نامازغا ماڭغان ھەربىر قەدەم بىر سەدىقەدۇر. يولدىن ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان بىرەر نەرسىنى ئېلىۋېتىشمۇ بىر سەدىقەدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

249/2 – وعن أُمِّ كُلْثُومٍ بنتِ عُقْبَةَ بن أَبي مُعَيْطٍ رضي اللَّه عنها قالت: سمِعْتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «لَيْسَ الْكَذَّابُ الذي يُصْلِحُ بَيْنَ النَّاسِ فَيَنْمي خَيْراً، أَوْ يَقُولُ خَيْراً» متفق عليه.

وفي رواية مسلمٍ زيادة، قالت: وَلَمْ أَسْمَعْهُ يُرَخِّصُ في شَيْءٍ مِمَّا يَقُولُهُ النَّاسُ إِلاَّ في ثَلاثٍ، تَعْنِي: الْحَرْبَ، وَالإِصْلاَحَ بَيْنَ النَّاسِ، وَحَدِيثَ الرَّجُلِ امْرَأَتَهُ، وَحَدِيثَ الْمَرْأَةِ زَوْجَهَ.

249/2 ـ ئۇممۇكۇلسۇم بىنتى ئۇقبە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كىشىلەرنىڭ ئارىسىنى ياخشىلاش ئۈچۈن ياخشى گەپ قوشقان ياكى ياخشىلىقنى كۆپەيتىۋېتىپ سۆزلىگەن ئادەم يالغانچى ئەمەس». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: ئۇممۇ كۇلسۇم: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كىشىلەرگە بىرەر ئىشتا كىشىلەر دېمىگەن نەرسىلەرنى "دېدى" دەپ يالغان سۆزلەشكە رۇخسەت قىلغانلىقىنى ئاڭلىمىدىم. پەقەت: ئۇرۇشتا ۋە كىشىلەرنىڭ ئارىسىنى تۈزەشتە ۋە ئەركىشىنىڭ ئايالىغا ياكى ئايال كىشىنىڭ يولدىشىغا (ئارىنى يامانلاشتۇرماسلىق ئۈچۈن) يالغان سۆزلەشكە رۇخسەت قىلغان،دېيىلگەن.

250/3 ـ وعن عائشة رضي اللَّه عنها قالت: سمع رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم صَوْتَ خُصُوم بالْبَابِ عَالِيةٍ أَصْواتُهُمَا، وَإِذَا أَحَدُهُمَا يَسْتَوْضِعُ الآخَرَ وَيَسْتَرْفِقُهُ فِي شيءٍ، وَهُوَ يَقُولُ: واللَّهِ لا أَفعَلُ، فَخَرَجَ عَلَيْهِمَا رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: «أَيْنَ الْمُتَأَلِّي عَلَى اللَّه لا يَفْعَلُ الْمَعْرُوفَ؟» فقال: أَنَا يَا رسولَ اللَّهِ، فَلَهُ أَيُّ ذلِكَ أَحَبَّ. متفقٌ عليه.

[1] سۈرە ھۇجۇرات 10 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

معنى«يَسْتَوْضِعُهُ» : يَسْأَلُهُ أَنْ يَضَعَ عَنْهُ بَعْضَ دينِهِ. «وَيَسْتَرفِقُهُ» : يَسْأَلَهُ الرِّفْقَ «والْمُتأَلي» : الحَالِفُ.

**250/3** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىشىك ئالدىدا ئىككى كىشىنىڭ يۇقىرى ئاۋازدا جېدەللىشىۋاتقانلىقىنى ئاڭلىدى. ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرى يەنە بىرىدىن ئۆزىگە مېھرىبانلىق قىلىپ ئۆزىدىكى قەرزلەرنىڭ بىر قىسمىنى كۆتۈرۈۋېتىشنى تەلەپ قىلاتتى. يەنە بىرى بولسا: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇنداق قىلمايمەن، دەيتتى. ئۇلارنىڭ قېشىغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چىقىپ: «ياخشىلىق قىلمايمەن، دەپ الله غا قەسەم قىلغان كىشى قېنى؟» دېدى. ئۇ كىشى: مەن، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ كىشى ئۈچۈن قانداق قىلىش ياخشى بولسا، مەن شۇنداق قىلاي دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**251/4** ـ وعن أَبي العباس سهلِ بنِ سعدٍ السَّاعِدِيِّ رضي اللَّهُ عنه، أن رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بلَغهُ أَنَّ بَني عَمْرِو بن عوفٍ كان بيْنهُمْ شَرٌّ، فَخَرَجَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُصْلِحُ بَيْنَهمْ فِي أُنَاسٍ مَعَه، فَحُبِسَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَحَانَتِ الصَّلاَةُ، فَجَاءَ بِلالٌ إِلَى أَبي بَكْرٍ رضي اللَّه عنهما فقال: يَا أَبَا بَكْرٍ إِنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَدْ حُبِسَ، وَحَانَتِ الصَّلاةُ، فَهَلْ لكَ أَنْ تَؤُمَّ النَّاس؟ قال: نَعَمْ إِنْ شِئْتَ، فَأَقَامَ بِلالٌ الصَّلاةَ، وتقَدَّمَ أَبُو بَكْرٍ فَكَبَّرَ وكبَّرَ النَّاسُ، وَجَاءَ رسول اللَّه يَمْشِي في الصُّفوفِ حتَّى قامَ في الصَّفِّ، فَأَخَذَ النَّاسُ فِي التَّصْفِيقِ، وكَانَ أَبُو بَكْر رضي اللَّه عنه لا يَلْتَفِتُ فِي صلاتِهِ، فَلَمَّا أَكْثَرَ النَّاسُ التَّصْفِيقَ الْتَفَتَ، فَإِذَا رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَأَشَارَ إِلَيْهِ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَرفَعَ أَبُو بَكْر رضي اللَّه عنه يدَهُ فَحمِدَ اللَّه، وَرَجَعَ القهقرى وراءَهُ حَتَّى قَامَ فِي الصَّفِّ، فَتَقدَّمَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَصلَّى للنَّاسِ، فَلَمَّا فرغَ أَقْبلَ عَلَى النَّاسِ فقال: «أَيُّهَا النَّاسُ مالَكُمْ حِين نَابَكُمْ شَيْءٌ في الصَّلاَةِ أَخذْتُمْ فِي التَّصْفِيقِ؟، إِنَّما التَّصْفِيقُ لِلنِّسَاءِ. منْ نَابَهُ شيءٌ فِي صلاتِهِ فَلْيَقلْ: سُبْحَانَ اللَّهِ؟ فَإِنَّهُ لا يَسْمَعُهُ أَحدٌ حِينَ يَقُولُ: سُبْحانَ اللَّهِ، إِلاَّ الْتَفَتَ. يَا أَبَا بَكْرٍ: ما منعَك أَنْ تُصَلِّيَ بِالنَّاسِ حِينَ أَشرْتُ إِلَيْكَ؟» فقال أَبُو بكْرٍ: مَا كَانَ ينبَغِي لابْنِ أَبي قُحافَةَ أَنْ يُصلِّيَ بِالنَّاسِ بَيْنَ يَدَيْ رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. متفقٌ عليه.

معنى "حُبِس" : أَمْسكُوهُ لِيُضَيِّفُوه.

**4\251** ـ ئەبۇئابباس سەھل ئىبنى سەئد سائىدىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەمرى ئىبنى ئەۋفنىڭ باللىرىنىڭ ئوتتۇرسىدا بىر ياماان ئەھۋالنىڭ بولغانلىق خەۋىرى پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامغا يەتتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەر بىلەن ئۇلارنىڭ ئارىسىنى تۈزەش ئۈچۈن چىقتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇيەردە ھايال بولۇپ قېلىپ ناماز ۋاقتى بولۇپ قالدى. بىلال، ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى ئەبۇبەكرى! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ ئىشى بىلەن ھايال بولۇپ قالدى. نامازنىڭ ۋاقتى بولدى، سەن كىشىلەرگە ئىمام بولۇپ بېرەمسەن؟ دېدى. ئەبۇبەكرى: ماقۇل، ئەگەر سەن خالىساڭ دېدى. بىلال نامازغا تەكبىر ئېيتتى. ئەبۇبەكرى ئالدىغا ئۆتۈپ نامازنى باشلىدى، كىشىلەرمۇ ئەگەشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېلىپ سەپلەرنىڭ ئىچىدىن مېڭىپ ئالدىنقى سەپكە بېرىپ تۇردى. شۇنىڭ بىلەن كىشىلەر چاۋاك چېلىشقا باشلىدى. ئادەتتە ئەبۇبەكرى نامازدا ئۇياق ـ بۇياققا قارىمايتتى. كىشىلەر چاۋاكنى چېلىۋەرگەندىن

كېيىن ئەبۇبەكرى كەينىگە قارىۋېدى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا نامىزىڭنى داۋاملاشتۇرغىن، دەپ ئىشارەت قىلدى. ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قولىنى كۆتۈرۈپ الله غا ھەمدى ئېيتىپ كەينىچىلاپ ئارقىغا يېنىپ بىرىنچى سەپتە تۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالدىغا ئۆتۈپ كىشىلەرگە ناماز ئوقۇپ بەردى. نامازنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن كىشىلەرگە قاراپ: «ئى خالايىق! سىلەرگە نامازدا بىرەر ئىش بولسا چاۋاك چالغىنىڭلار نېمىسى، چاۋاك ھەقىقەتەن ئاياللارغا خاستۇر. قانداق بىر كىشىگە نامازدا بىرەر ئىش بولسا سۇبھانەللا، دېسۇن. قانداق بىر ئادەم سۇبھانەللانى ئاڭلىسا قارايدۇ. ئى ئەبۇبەكرى! مەن ساڭا ئىشارەت قىلغان چاغدا كىشىلەرگە ناماز ئوقۇپ بېرىشتىن سېنى نېمە توسۇپ قالدى؟» دېدى. ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئەبۇقۇھافەنىڭ ئوغلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدا كىشىلەرگە ناماز ئوقۇپ بېرىشكە لايىق ئەمەستۇر، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 32 ـ باب

### ئاجىز مۇسۇلمانلارنىڭ ۋە باشقىلار ئاتچە پەرۋا قىلىپ كەتمەيدىغان پېقىرلارنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَاصْبِرْ نَفْسَكَ مَعَ الَّذِينَ يَدْعُونَ رَبَّهُمْ بِالْغَدَاةِ وَالْعَشِيِّ يُرِيدُونَ وَجْهَهُ وَلا تَعْدُ عَيْنَاكَ عَنْهُمْ﴾ سەن پەرۋەردىگارىنىڭ رازىلىقىنى تىلەپ، ئەتىگەن ـ ئاخشامدا ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىدىغانلار (يەنى ئاجىز،كەمبەغەل مۇسۇلمانلار) بىلەن سەۋرچان بولغان ھالدا بىللە بولغىن،ھاياتىي دۇنيانىڭ زىبۇزىننىتىنى (يەنى مۇشرىكلارنىڭ چوڭلىرىنىڭ سۆھبىتىنى) دەپ، ئۇلارنى كۆزگە ئىلماي قالمىغىن﴾[1].

252/1 ـ عن حَارِثَة بْنِ وهْب رضي اللَّه عنه قال: سمعتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «ألا أُخْبِرُكُمْ بِأَهْلِ الجَنَّةِ؟ كُلُّ ضَعِيفٍ مُتَضَعَّفٍ لَوْ أَقْسَم عَلَى اللَّه لأبرَّه، أَلاَ أُخْبِرُكُمْ بَأَهْلِ النَّارِ؟ كُلُّ عُتُلٍّ جَوَّاظٍ مُسْتَكْبِرٍ». متفقٌ عليه.

«الْعُتُلُّ»: الْغَلِيظُ الجافِي. «والجوَّاظُ» بفتح الجيم وتشديدِ الواو وبالظاءِ المعجمة وَهُو الجمُوعُ المنُوعُ، وَقِيلَ: الضَّخْمُ المُخْتَالُ فِي مِشْيَتِهِ، وقيلَ: الْقَصِيرُ الْبَطِينُ.

**252/1 ـ** ھارىس ئىبنى ۋەھب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «مەن سىلەرگە ئەھلى جەننەتتىن خەۋەر بېرەيمۇ؟ ئۇلار: ئاجىز، باشقىلارنىڭ نەزىرى ئاتچە چۈشمەيدىغان كىشىلەردۇر. ئەگەر ئۇلار الله غا قەسەم قىلسا الله ئۇلارنىڭ قەسىمىنى ئورۇنلاپ بېرىدۇ. مەن سىلەرگە ئەھلى دوزاختىن خەۋەر بېرەيمۇ؟ ئۇلار: قوپال، ئىچى تار، تەكەببۇر كىشىلەردۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

253/2 ـ وعن أَبي العباسِ سهلِ بنِ سعدٍ الساعِدِيِّ رضي اللَّه عنه قال: مرَّ رجُلٌ على النَبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقالَ لرجُلٍ عِنْدهُ جالسٍ: «ما رَأْيُكَ فِي هَذَا؟» فقال: رَجُلٌ مِنْ أَشْرافِ النَّاسِ هذا وَاللَّهِ حَريٌّ إِنْ خَطَب أَنْ يُنْكَحَ وَإِنْ شَفَع أَنْ يُشَفَّعَ. فَسَكَتَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ثُمَّ مَرَّ رَجُلٌ آخرُ، فقال له رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَا رأْيُكَ فِي هَذَا؟» فقال: يا رسولَ اللَّه هذا رَجُلٌ مِنْ فُقَرَاءِ الْمُسْلِمِينَ، هذَا حريٌّ إِنْ

[1] سۈرە كەھف 28 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

خطَب أنْ لا يُنْكَحَ، وَإنْ شَفَع أنْ لا يُشَفَّعَ، وَإنْ قَالَ أنْ لا يُسْمع لِقَوْلِهِ. فقال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «هَذَا خَيْرٌ منْ مِلءِ الأَرْضِ مِثْلَ هذَا» متفقٌ عليه.

قوله: «حَرِيٌّ» هو بفتح الحاءِ وكسر الراءِ وتشديد الياءِ: أيْ حقِيقٌ. وقوله: «شَفَعَ» بفتح الفاءِ.

253/2 ـ ئەبۇئابباس سەھل ئىبنى سەئد سائىدىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدىن بىر كىشى ئۆتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېنىدا ئولتۇرغان كىشىگە: «بۇ ئادەمگە قانداق قارايسەن؟» دېدى. ئۇ كىشى: ئۇ كىشىلەرنىڭ ھۆرمەتلىكرەكى، اللّٰه نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى ئەگەر ئۇ بىرەرسىگە ئۆيلىنىش تەلىپىنى قويسا، رەت قىلىنمايدىغان كىشى، شۇنداقلا، ئەگەر بىر كىشىگە شاپائەت قىلسا، شاپائىتى قوبۇل قىلىنىدىغان كىشى دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جىم تۇردى. ئاندىن يەنە بىركىشى ئۆتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېنىدىكى كىشىگە: «بۇ كىشىگە قانداق قارايسەن؟» دېدى. ئۇ كىشى: ئى اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرى! بۇ كىشى مۇسۇلمانلارنىڭ كەمبەغەل كىشىلىرىدىن، ئەگەر ئۇ بىرەرسىگە ئۆيلىنىش تەلىپى قويسا رەت قىلىنىدىغان ۋە شاپائەت قىلسا شاپائىتى قوبۇل قىلىنمايدىغان، سۆز قىلسا گېپى ئىتىۋارغا ئېلىنمايدىغان كىشى دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن دەۋاتقان بۇ ئاجىز كىشى سەن يۇقىرىدا دېگەن ھېلىقى كىشىلەردەكلەردىن زېمىنغا توشقىچە بولغىنىدىن ياخشىدۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

254/3 ـ وعن أبي سعيدٍ الخدري رضي اللّه عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «احْتَجَّتِ الجَنَّةُ والنَّارُ فقالت النَّارُ: فيَّ الجَبَّارُونَ والمُتَكَبِّرُونَ، وقَالتِ الجَنَّةُ: فيَّ ضُعفَاءُ النَّاسِ ومسَاكِينُهُم فَقَضَى اللَّهُ بَيْنَهُما: إنَّك الجَنَّةُ رحْمتِي أرْحَمُ بِكِ مَنْ أشَاءُ، وَإنَّكِ النَّارُ عَذابِي أُعذِّبُ بِكِ مَنْ أشَاءُ، ولِكِلَيكُمَا عَلَيَّ مِلؤُها» رواه مسلم.

254/3 ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەت بىلەن دوزاخ مۇنازىرىلىشىپ، دوزاخ: مەندە زۇلۇم قىلغۇچىلار ۋە تەكەببۇر كىشىلەر بار، دەيدۇ. جەننەت: مەندە كىشىلەرنىڭ ئاجىزلىرى ۋە مىسكىنلىرى بار، دەيدۇ. اللّٰه تائالا ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم قىلىپ: جەننەت! سەن بولساڭ مېنىڭ رەھمىتىم، مەن سەن ئارقىلىق خالىغان كىشىلەرگە رەھىم قىلىمەن. دوزاخ! سەن بولساڭ مېنىڭ ئازابىم مەن سەن ئارقىلىق خالىغان كىشىنى ئازابلايمەن ھەممە ئىككىڭلارنى توشقۇزۇش مېنىڭ ئىشىم، دېگەن». [مۇسلىمدىن]

255/4 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه عن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إنَّهُ لَيأتِي الرَّجُلُ السَّمِينُ العْظِيمُ يَوْمَ الْقِيامةِ لا يزنُ عِنْد اللَّه جنَاحَ بعُوضَةٍ» متفقٌ عَلَيه.

255/4 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى بەستلىك، سېمىز بىر كىشى كېلىدۇ، اللّٰه نىڭ نەزىرىدە ئۇنىڭ پاشىنىڭ قانىتىچىلىكمۇ ئېتىۋارى بولمايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

256/5 ـ وعنه أنَّ امْرأَةً سوْداءَ كَانَتَ تَقُمُّ المسْجِد، أوْ شَابّاً، فَفقَدَهَا، أو فقده رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَسَأَلَ عَنْهَا أوْ عنْهُ، فقالوا: مات. قال: «أفَلا كُنْتُمْ آذَنْتُمُونِي» فَكَأَنَّهُمْ صغَّرُوا أمْرَهَا، أوْ أمْرهُ، فقال:

دُلُّونِي عَلَى قَبْرِهِ» فدلُّوهُ فَصلَّى عَلَيه، ثُمَّ قال: «إِنَّ هَذِهِ الْقُبُور مملُوءَةٌ ظُلْمَةً عَلَى أَهْلِهَا، وإِنَّ اللَّه تعالى يُنَوِّرُهَا لَهُمْ بصَلاتِي عَلَيْهِمْ» متفقٌ عليه.

قوله: «تَقُمُّ» هو بفتح التَّاءِ وَضَمِّ الْقَافِ: أَيْ تَكنُسُ. «وَالْقُمَامةُ»: الْكُنَاسَةُ. «وَآذَنْتُمونِي» بِمدِّ الهَمْزَةِ: أَيْ: أَعْلَمتُمُونِي.

256/5 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەسچىتنى سۈپۈرىدىغان بىر قارا تەنلىك ئايال بار ئىدى ياكى بىر ياش بالا بارئىدى[1]. ئۇ يوقاپ كېتىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئايالنى ياكى ياشنى سورىدى. كىشىلەر: ئۆلۈپ كەتتى، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر نېمىشقا ماڭا خەۋەر قىلىپ قويمىدىڭلار؟» دېدى. ئۇلار ئۇنىڭ ئىشىنى كىچىك سانىغاندەك قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مېنى ئۇنىڭ قەبرىسىگە باشلاپ ئېلىپ بېرىڭلار» دېدى. كىشىلەر باشلاپ ئېلىپ باردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا نامىاز ئوقۇدى، ئاندىن كېيىن: «بۇ قەبرىلەرنىڭ ئىگىلىرىگە ھەقىقەتەن زۇلمەتلەر توشۇپ كەتكەن، الله مېنىڭ ئۇلارغا ئوقۇغان نامىزىم ئارقىلىق ئۇلارنىڭ قەبرىلىرىنى ھەقىقەتەن نۇرلاندۇرىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

257/6 ـ وعنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «رُبَّ أَشْعثَ أَغبرَ مدْفُوعٍ بالأَبْوَابِ لَوْ أَقْسمَ عَلَى اللَّهِ لأَبرَّهُ» رواه مسلم.

257/6 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەرنىڭ ئىشىكلىرىنىڭ ئالدىدىن قوغلىۋېتىلىدىغان، چاچلىرى ياخپايغان، ئۈستى بېشى توپا باسقان بەزى كىشىلەر بار، ئەگەر ئۇلار الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلسا، الله ئۇلارنىڭ قەسىمىنى ئورۇنلاپ بېرىدۇ». [مۇسلىمدىن]

258/7– وعن أُسامَة رضي اللَّه عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «قُمْتُ عَلَى بابِ الْجنَّةِ، فَإِذَا عامَّةُ مَنْ دخَلَهَا الْمَسَاكِينُ، وأَصْحابُ الجَدِّ محْبُوسُونَ غيْر أَنَّ أَصْحاب النَّارِ قَدْ أُمِر بِهِمْ إِلَى النَّارِ. وقُمْتُ عَلَى بابِ النَّارِ فَإِذَا عامَّةُ منْ دَخَلَهَا النِّسَاءُ» متفقٌ عليه.

"وَالجَدُّ" بفتح الجيم: الحظُّ والْغِنى. وقوله: "محْبُوسُونَ" أَيْ: لَمْ يُؤذَنْ لَهُمْ بَعْدُ فِي دُخُول الجَنَّةِ.

258/7 ـ ئۇسامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن جەننەتنىڭ ئىشىكىدە تۇردۇم، ئۇنىڭغا كىرگەن كىشىلەرنىڭ كۆپىنچىسى مىسكىنلەر ئىدى. دوزاخ ئەھلىلىرىدىن دوزاخقا بۇيرۇلغانلىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، بايلىق ئىگىلىرى جەننەتكە كىرىشكە لايىق بولسىمۇ، ئۇلار جەننەتكە مىسكىنلەردىن كېيىن كىرىش ئۈچۈن توختىتىپ قويۇلۇپتۇ. مەن دوزاخ ئىشىكىدە تۇردۇم. ئۇنىڭغا كىرگەن كىشىلەرنىڭ كۆپىنچىسى ئاياللار ئىدى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

259/8 ـ وعن أَبي هريرة رضي اللَّه عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لَمْ يَتَكَلَّمْ فِي المَهْدِ إِلاَّ ثَلاثَةٌ: عِيسى ابْنُ مرْيَمَ، وصَاحِب جُرَيْجٍ، وكَانَ جُرَيْجٌ رَجُلاً عَابِداً، فَاتَّخَذَ صَوْمَعَةً فكانَ فِيهَا، فَأَتَتْهُ أُمُّهُ وَهو

[1] زادى قايسىسى ئىكەنلىكىنى رىۋايەت قىلغۇچىنىڭ ئېسىدە ئىنىق قالمىغان.

يُصلي فَقَالَتْ: يا جُرَيْجُ، فقال: يَارَبِّ أُمِّي وَصَلاتِي فَأَقْبلَ عَلَى صلاتِهِ فَانْصرفَتْ فَلَمَّا كَانَ مِنَ الْغَدِ أَتَتْهُ وهُو يُصَلِّي، فقَالَتْ: يَا جُرَيْجُ، فقال: أَيْ رَبِّ أُمِّي وَصَلاتِي. فَأَقْبَلَ عَلَى صَلاتِهِ، فَلَمَّا كَانَ مِنَ الْغَد أَتَتْهُ وَهُو يُصَلِّي فَقَالَتْ: يَا جُرَيْجُ فقال: أَيْ رَبِّ أُمِّي وَصَلاتِي، فَأَقْبَلَ عَلَى صَلاتِهِ، فَقَالَتْ: اللَّهُمَّ لا تُمِتْه حَتَّى ينْظُرَ إِلَى وُجُوه المومِسَاتِ. فَتَذَاكَّرَ بَنُو إِسْرائِيلَ جُرَيْجاً وَعِبَادَتَهُ، وَكَانَتِ امْرَأَةٌ بغِيٌّ يُتَمَثَّلُ بِحُسْنِهَا، فَقَالَتْ: إِنْ شِئْتُمْ لأَفْتِنَنَّهُ، فتعرَّضَتْ لَهُ، فَلَمْ يلْتَفِتْ إِلَيْهَا، فَأَتتْ رَاعِياً كَانَ يَأْوي إِلَى صومْعتِهِ، فَأَمْكَنَتْهُ مِنْ نفسها فوقع علَيْهَا. فَحملَتْ، فَلَمَّا وَلدتْ قَالَتْ: هُوَ من جُرَيْجٌ، فَأَتَوْهُ فاسْتنزلُوه وهدَمُوا صومْعَتَهُ، وَجَعَلُوا يَضْرِبُونهُ، فقال: ما شَأْنُكُمْ؟ قالوا: زَنَيْتَ بِهذِهِ الْبغِيِّ فَولَدتْ مِنْك. قال: أَيْنَ الصَّبِيُّ؟ فَجاءَوا بِهِ فقال: دَعُونِي حَتَّى أُصَلِّي فَصلىَّ، فَلَمَّا انْصَرَفَ أَتَى الصَّبِيَّ فَطعَنَ فِي بطْنِهِ وقالَ: يا غُلامُ مَنْ أَبُوكَ؟ قال: فُلانٌ الرَّاعِي، فَأَقْبلُوا علَى جُرَيْجُ يُقَبِّلُونَهُ وَيَتَمَسَّحُونَ بِهِ وقَالُوا: نَبْنِي لَكَ صومْعَتَكَ مِنْ ذَهَبٍ قال: لا، أَعيدُوهَا مِنْ طِينٍ كَمَا كَانَتْ، ففَعَلُوا. وَبيْنَا صَبِيٌّ يرْضعُ مِنْ أُمِّهِ، فَمَرَّ رَجُلٌ رَاكِبٌ عَلَى دابَّةٍ فَارِهَةٍ وَشَارةٍ حَسَنَةٍ فَقالت أُمُّهُ: اللَّهُمَّ اجْعَل ابْنِي مثْلَ هَذَا، فَتَركَ الثَّدْيَ وَأَقْبَلَ إِلَيْهِ فَنَظَرَ إِلَيْهِ فقال: اللَّهُمَّ لا تَجْعَلْنِي مِثْله، ثُمَّ أَقبَلَ عَلَى ثَدْيهِ فَجَعَلَ يَرْتَضِعُ» فَكَأَنِّي أَنْظُرُ إِلَى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَهُوَ يحْكِي ارْتِضَاعَهُ بِأُصْبُعِه السَّبَّابَةِ فِي فِيهِ، فَجعَلَ يَمُصُّهَا، قال: «وَمَرُّوا بِجارِيَةٍ وَهُمْ يَضْرِبُونَهَا، وَيَقُولُونَ: زَنَيْتِ سَرَقْتِ، وَهِي تَقُولُ: حَسْبِيَ اللَّهُ وَنِعْمَ الْوكِيلُ. فقالت أُمُّهُ: اللَّهُمَّ لا تَجْعَلْ ابْنِي مِثْلَهَا، فَتَركَ الرِّضَاعَ وَنَظرَ إِلَيْهَا فقال: اللَّهُمَّ اجْعَلْنِي مِثْلَهَا، فَهُنالِكَ تَرَاجَعَا الحَدِيثِ فقالَت: مَرَّ رَجُلٌ حَسنُ الهَيْئَةِ فَقُلْتُ: اللَّهُمَّ اجْعَلْ ابْنِي مِثْلَهُ فَقُلْتَ: اللَّهُمَّ لا تَجْعَلنِي مِثْلَهُ، وَمَرُّوا بِهَذِهِ الأَمَةِ وَهُم يَضْرِبُونَهُا وَيَقُولُونَ: زَنَيْتِ سَرَقْتِ، فَقُلْتُ: اللَّهُمَّ لا تَجْعَلْ ابْنِي مِثْلَهَا فَقُلْتَ: اللَّهُمَّ اجعلْنِي مِثْلَهَا؟، قَالَ: إِنَّ ذلِكَ الرَّجُلَ كَانَ جَبَّاراً فَقُلت: اللَّهُمَّ لا تجْعَلْنِي مِثْلَهُ، وإِنَّ هَذِهِ يَقُولُونَ لها زَنَيْتِ، وَلَمْ تَزْنِ، وَسَرَقْتَ، وَلَمْ تَسْرِقْ، فَقُلْتُ: اللَّهُمَّ اجْعَلْنِي مِثْلَهَا» متفق عليه.

"والمُومِسَاتُ": بضَمِّ الميم الأُولَى، وإِسكان الواو وكسر الميم الثانيةِ وبالسين المهملَةِ وهُنَّ الزَّوانِي. والمُومِسةُ: الزانية. وقوله: «دابَّةً فَارِهَة» بِالْفَاءِ: أَي حاذِقَةٌ نَفِيسةٌ. «الشَّارَةُ» بِالشِّينِ المعْجمةِ وتَخْفيفِ الرَّاءِ: وَهِي الجمالُ الظَّاهِرُ فِي الهيْئَةِ والملْبسِ. ومعْنى "تراَجعا الحدِيث" أَيْ: حدَّثَتِ الصَّبِي وحدَّثَهَا، واللَّه أعلم.

**259/8** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بۆشۈكتىكى چاغدا سۆزلىگەنلەردىن پەقەت ئۈچىلا بوۋاق بار: بىرىنىڭ بىرى: ئىسا ئەلەيھىسسالام. ئىككىنچىسى: جۇرەيجنىڭ ۋەقەلىكىدىكى بوۋاق. جۇرەيج دېگەن كىشى بىر ئىبادەتكار كىشى ئىدى. ئۇ ئىبادەتخانىدىن بىرنى سېلىپ شۇ يەردە تۇراتتى. بىر كۈنى ئۇنىڭ ئانىسى ئۇ ناماز ئوقۇۋاتقان ۋاقىتتا كېلىپ: ئى جۇرەيج! دېدى. جۇرەيج: ئى رەببىم! ئانام ۋە نامىزىم (قايسىسىغا تۇرسام بولار) دەپ نامىزىنى داۋاملاشتۇرۇۋەردى. ئانىسى كېتىپ قالدى. جۇرەيج ئەتىسى يەنە ناماز ئوقۇۋاتقاندا ئانىسى كېلىپ: ئى جۇرەيج! دېدى. جۇرەيج: ئى رەببىم! ئانام ۋە نامىزىم (قايسىسىغا تۇرسام بولار) دەپ نامىزىنى داۋاملاشتۇرۇۋەردى. ئۇنىڭ ئەتىسىمۇ شۇنداق بولدى. شۇنىڭ بىلەن ئانىسى: ئى الله! جۇرەيج

بۇزۇق خوتۇنلارنىڭ يۇزىگە قارىمىغىچە ئۇنىڭ جېنىنى ئالما، دەپ دۇئا قىلدى. (بۇ دۇئانىڭ سەۋەبى بىلەن مۇنداق ئىش يۈز بەردى) ئىسرائىل ئەۋلادلىرى جۇرەيج ۋە ئۇنىڭ ئىبادەتلىرى توغرىسىدا سۆزلىشىپ ئولتۇراتتى. چىرايلىقلىقى بىلەن تىلغا ئېلىنىدىغان بىر بۇزۇق خوتۇن بولۇپ ئۇ: ئەگەر خالىساڭلار مەن ئۇنى ئازدۇرىۋېتىمەن، دەپ جۇرەيجنى ھەرخىل ئۇسۇللار بىلەن ئۆزىگە قاراتماقچى بولدى. جۇرەيج ئۇنىڭغا قارىمىدى. بۇ خوتۇن جۇرەيجنىڭ ئىبادەتخانىسىدا تۇرىدىغان بىر پادىچىنىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇنى ئۆزىگە قارىتىۋالدى، پادىچى ئۇنىڭغا چېقىلىپ قويدى. ئۇ خوتۇن ھامىلدار بولۇپ قالدى. بالا تۇغۇلغاندا ئۇ خوتۇن: بۇ جۇرەيجدىن بولغان بالا، دەپ تۇرۇۋالدى. كىشىلەر جۇرەيجنى ئىبادەتخانىسىدىن تارتىپ چىقىرىپ ئىبادەتخانىسىنى چېقىپ، ئۇنى ئۇرغىلى تۇردى. جۇرەيج: بۇ نېمە قىلغىنىڭلار؟ دېۋىدى. كىشىلەر: سەن بۇ خوتۇن بىلەن زىنا قىپتىكەنسەن ئۇ بالىنى تۇغۇپتۇ، دېگەندە، جۇرەيج: قېنى ئۇ بالا؟ دېدى. ئۇلار ئۇ بالىنى ئېلىپ كەلدى. جۇرەيج: مېنى قويۇپ بېرىڭلار ناماز ئوقۇۋالاي، دېدى. ئاندىن نامازنى ئوقۇپ بولۇپ بالىنىڭ يېنىغا كېلىپ بالىنىڭ قورسىقىغا قولىنى سانجىپ تۇرۇپ: ئى بالا! ئاتاڭ كىم؟ دېدى. بالا: پالانى پادىچى، دەپ جاۋاب بەردى. (بۇنى ئاڭلىغان كىشىلەر) جۇرەيجنىڭ ئەتراپىغا يىغىلىشىپ ئۇنى سۆيۈشكىلى تۇردى ۋە ساڭا ئالتۇندىن بىر ئىبادەتخانا سېلىپ بېرەيلى، دېۋىدى. جۇرەيج: ياق، مېنىڭ ئىبادەتخانامنى لايدىن ئەسلىدىكىدەك قايتا سېلىپ بېرىڭلار، دېدى. كىشىلەر شۇنداق قىلىپ بەردى.

ئۈچىنچىسى: ئانىسى ئېمىتىۋاتقان بىر كىچىك بالا بولۇپ، ئانىسى ئېسىل، چىرايلىق ئاتقا مىنىپ ئۆتۈپ كېتىۋاتقان كېلىشكەن بىر كىشىنى كۆرۈپ: ئى الله! بالامنى مۇشۇ كىشىدەك قىلغۇەتكەيسەن دېدى. بالا ئېمىشتىن توختاپ ھېلىقى كىشىگە قاراپ بېقىپ: ئى الله مېنى بۇ كىشىدەك قىلمىغىن، دەپ قويۇپ ئانىسىنى ئېمىشنى داۋاملاشتۇردى. ئەبۇھۇرەيرە: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇ بالىنىڭ ئېمىشىنى دوراپ كۆرسەتكۈچ بارمىقىنى ئاغزىغا تىقىپ شوراپ بەرگەنلىكى ھازىرقىدەك كۆز ئالدىمدا تۇرۇپتۇ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى «ئانا ـ بالا ئىككىسى كىشىلەر ”زىنا قىلدىڭ، ئوغرىلىق قىلدىڭ“ دەپ ئۇرۇۋاتقان بىر قىزنىڭ يېنىدىن ئۆتتى. ئۇ قىز بولسا: الله ماڭا كۇپايىدۇر، الله نېمە دېگەن ياخشى ۋەكىل؟ دەيتتى. بۇنى كۆرگەن ئانا: ئى الله! بالامنى بۇ قىزدەك قىلىپ قويما، دېدى. بالا ئېمىشنى توختىتىپ ئۇ قىزغا قاراپ: ئى الله مېنى مۇشۇ قىزدەك قىلىپ قويغىن، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئانا ـ بالا ئىككەيلەن بۇ ئىشلار ئۈستىدە مۇنازىرىلىشىپ قالدى. ئانىسى: كېلىشكەن بىر ئادەم ئۆتتۇۋىدى. بالامنى مۇشۇ كىشىدەك قىلىپ قويغىن دەپ دۇئا قىلسام، ئى الله! مېنى ئۇ كىشىدەك قىلىپ قويمىغىن دەيسەن، كىشىلەر بىر دېدەكنى: زىنا قىلدىڭ، ئوغرىلىق قىلدىڭ، دەپ ئۇرۇپ كېتىۋىدى: ئى الله بالامنى بۇ قىزدەك قىلىپ قويمىغىن دېسەم، ئى الله! مېنى شۇ قىزدەك قىلىپ قويغىن دەيسەنغۇ دېگەندە، ئۇ بالا: سەن دېگەن ھېلىقى ئادەم بولسا زالىم كىشى ئىدى. شۇڭا ئى الله! مېنى مۇشۇ كىشىدەك قىلىپ قويمىغىن، دېدىم. كىشىلەر: ”زىنا قىلدىڭ، ئوغرىلىق قىلدىڭ“ دەپ ئەيىبلىگەن ئۇ قىز بولسا زىنا قىلمىغان، ۋە ئوغرىلىقمۇ قىلمىغان، پاك قىز ئىدى. شۇڭا مەن: ئى الله! مېنى ئاشۇ قىزدەك قىلىپ قويغىن دېدىم». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

33 ـ باب

## يېتىم ئوغۇل ۋە يېتىم قىزلارغا مېھرىبانلىق قىلىش، ئاجىزلارغا ۋە مىسكىنلەرگە، دىلى سۇنۇق كىشىلەرگە ياخشىلىق قىلىش، ئۇلارغا شەپقەت قىلىش ۋە ئۇلارغا كىچىك پېئىل بولۇپ ئۇلارنى قانات ئاستىغا ئېلىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَاخْفِضْ جَنَاحَكَ لِلْمُؤْمِنِينَ﴾ ﴿مۆمىنلەرگە كەمتەر بولغىن﴾[1] ﴿وَاصْبِرْ نَفْسَكَ مَعَ الَّذِينَ يَدْعُونَ رَبَّهُمْ بِالْغَدَاةِ وَالْعَشِيِّ يُرِيدُونَ وَجْهَهُ وَلا تَعْدُ عَيْنَاكَ عَنْهُمْ تُرِيدُ زِينَةَ الْحَيَاةِ الدُّنْيَا﴾ ﴿سەن پەرۋەردىگارىنىڭ رازىلىقىنى تىلەپ ئەتىگەن ـ ئاخشامدا ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىدىغانلار (يەنى ئاجىز، كەمبەغەل مۇسۇلمانلار) بىلەن سەۋرچان بولغان ھالدا بىللە بولغىن،ھاياتى دۇنيانىڭ زىبۇ ـ زىننەتلىرىنى (يەنى مۇشرىكلارنىڭ چوڭلىرىنىڭ سۆھبىتىنى) دەپ، ئۇلارنى كۆزگە ئىلماي قالمىغىن﴾[2] ﴿فَأَمَّا الْيَتِيمَ فَلا تَقْهَرْ. وَأَمَّا السَّائِلَ فَلا تَنْهَرْ﴾ ﴿يېتىمنى خارلىما، سائىلغا قوپاللىق قىلما﴾[3] ﴿أَرَأَيْتَ الَّذِي يُكَذِّبُ بِالدِّينِ فَذَلِكَ الَّذِي يَدُعُّ الْيَتِيمَ وَلا يَحُضُّ عَلَى طَعَامِ الْمِسْكِينِ﴾ ﴿دىنىنى ئىنكار قىلغان ئادەمنى كۆردۈڭمۇ؟ ئۇ يېتىمنى دۆشكەللەيدىغان،مىسكىنگە تاماق بېرىشنى تەرغىپ قىلمايدىغان ئادەمدۇر﴾[4].

260/1 ـ عن سعد بن أبي وَقَّاص رضي اللّه عنه قال: كُنَّا مَعَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم سِتَّةَ نفَر، فقال المُشْرِكُونَ للنَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: اطْرُدْ هُؤُلاءِ لا يَجْتَرِئُون علينا، وكُنْتُ أنا وابْنُ مسْعُودٍ ورجُل مِنْ هُذَيْلِ وبِلال ورجلانِ لَستُ أُسمِّيهما، فوقَعَ في نَفْسِ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ما شاءَ اللّه أن يقعَ فحدث نفْسهُ، فأنْزَلَ اللّهُ تعالى: ﴿ولا تَطْرُدِ الَّذِينَ يَدْعُون رَبَّهُمْ بالْغَداةِ والعَشِيِّ يُرِيدُونَ وجْهَهُ﴾ رواه مسلم.

260/1 ـ سەئد ئىبنى ئەبۇۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز ئالتە كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ئىدۇق. مۇشرىكلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئۇلارنى قوغلىۋەتكىن، ئۇلار بىزلەر بىلەن بىللە ئولتۇرۇشقا لايىق ئەمەس، دېدى. ئۇ ئالتە كىشى مەن ۋە ئىبنى مەسئۇد، ھۇزەيل قەبىلىسىدىن بىر كىشى، بىلال ۋە يەنە ئىككى كىشى بار ئىدى. ئۇ كىشىنىڭ ئىسمىنى ئاتىمايمەن، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆڭلۈگە الله خالىغان نەرسە كەچتى. كاپىرلارنىڭ بۇ گېپىگە قارىتا ئۆزى ئىچىدە ئويلىنىشىپ قالدى. شۇ چاغدا الله تائالا: ﴿الله نىڭ رازىلىقىنى تىلەپ ئەتىگەن ـ ئاخشامدا پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلىدىغانلارنى يېنىڭدىن قوغلىۋەتمىگىن﴾[5] دېگەن ئايەتنى نازىل قىلدى. [مۇسلىمدىن]

261/2– وعن أبي هُبيْرةَ عائِذِ بن عمْرو المزَنِيِّ وَهُوَ مِنْ أَهْلِ بيْعةِ الرِّضوانِ رضي اللّه عنه، أَنَّ أَبا سُفْيَانَ أَتَى عَلَى سلْمَانَ وصُهَيْب وبلالٍ في نفَرٍ فقالوا: ما أَخَذَتْ سُيُوفُ اللّه مِنْ عدُوِّ اللّه مَأْخَذَهَا، فقال أَبُو بَكْرٍ رضي اللّه عنه: أَتَقُولُونَ هَذَا لِشَيْخ قُرِيْشٍ وَسيِّدِهِمْ؟ فَأَتَى النَّبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَأَخْبرهُ فقال: يا أَبا

[1] سۈرە ھىجر 88 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە كەھف 28 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە زۇھا 9 ـــ 10 ـ ئايەتلەر.
[4] سۈرە مائۇن 1 ـــ 3 ـ ئايەتكىچە.
[5] سۈرە ئەنئام 52 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بَكْرٍ لَعلَّكَ أَغْضَبتَهُم؟ لَئِنْ كُنْتَ أَغْضَبْتَهُمْ لَقَدْ أَغْضَبتَ رَبَّكَ؟ فأَتَاهُمْ فقال: يا إِخْوَتَاهُ آغْضَبْتُكُمْ؟ قالوا: لا، يغْفِرُ اللَّه لَكَ يا أُخَيَّ. رواه مسلم.

قولُهُ "مَأْخَذَهَا" أَيْ: لَمْ تَستَوفِ حقَّهَا مِنْهُ. وقولُهُ: "يا أُخيَّ" رُوِي بفتح الهمزةِ وكسر الخاءِ وتخفيفِ الياءِ، ورُوِي بضم الهمزة وفتح الخاءِ وتشديد الياءِ.

261/2 ـ ئەبۇھۇرەيرە ئائىز ئىبنى ئەمرى مۇزەنىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ كىشى بولسا، رىزۋان[1] بەيئىتىگە قاتناشقانلاردىن ئىدى. سەلمان، سۇھەيب ۋە بىلال قاتارلىق بىر قانچە كىشىلەرنىڭ قېشىغا ئەبۇسۇفيان كەلدى. ئاندىن ئۇلار: الله نىڭ قىلىچلىرى الله نىڭ دۈشمەنلىرىنى لايىق رەۋىشتە تۇتالمىدى، دېيىشتى. ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: سىلەر بۇ سۆزنى قۇرەيشنىڭ چوڭلىرى ۋە كاتتىلىرىغا دەمسىلەر؟ دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ بۇ گەپتىن خەۋەرلەندۈردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئەبۇبەكرى! ئېھتىمال سەن ئۇلارنى خاپا قىلىپ قويدۇڭ، ئەگەر ئۇلارنى غەزەپلەندۈرۈپ قويساڭ، الله ساڭا غەزەپلىنىدۇ» دېدى. ئەبۇبەكرى ئۇلارنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى قېرىنداشلار! سىلەر خاپا بولدۇڭلارمۇ؟ دېدى. ئۇلار: ياق، ئى قېرىندىشىم، الله سېنى مەغپىرەت قىلسۇن، دېدى. [مۇسلىمدىن]

262/3 ـ وعن سهلِ بن سعدٍ رضي اللَّه عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَنَا وكافلُ الْيتِيمِ في الجَنَّةِ هَكَذَا وأَشَار بِالسَّبَّابَةِ وَالْوُسْطَى، وفَرَّجَ بَيْنَهُمَا». رواه البخاري.

و "كَافِلُ الْيتِيم": الْقَائِمُ بِأُمُورِهِ.

3\262 ـ سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يېتىملارغا ئىگە بولغۇچىلار، مەن بىلەن جەننەتتە مانا مۇشۇنداق بىللە بولىدۇ» دەپ كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن ئوتتۇرا بارمىقىنى ئېچىپ تۇرۇپ كۆرسەتكەن. [بۇخارىدىن]

263/4 ـ وعن أَبي هريرة رضي اللَّه عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «كَافِلُ الْيتِيمِ لَهُ أَوْ لِغَيرِهِ. أَنَا وهُوَ كهَاتَيْنِ في الجَنَّةِ» وَأَشَارَ الرَّاوِي وهُو مَالِكُ بْنُ أَنَسٍ بِالسَّبَّابةِ والْوُسْطَى. رواه مسلم.

وقوله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الْيَتِيمُ لَه أَوْ لِغَيْرِه» معناهُ: قَرِيبهُ، أَوْ الأَجنَبِيُّ مِنْهُ، فَالْقرِيبُ مِثلُ أَنْ تَكْفُلَه أُمُّه أَوْ جدُّهُ أَو أَخُوهُ أَوْ غَيْرُهُمْ مِنْ قَرَابَتِهِ، واللَّه أَعْلَم.

263/4 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەيلى ئۆزىنىڭ بولسۇن، (ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىنىڭ بولسۇن) مەيلى باشقىلارنىڭ بولسۇن يېتىملارغا ئىگە بولغۇچى بىلەن مەن جەننەتتە مۇشۇنىڭغا ئوخشاش بىللە بولىمەن» دېدى، شۇنىڭ بىلەن ھەدىس رىۋايەت قىلغۇچىلاردىن بىرى بولغان مالىك ئىبنى ئەنەس كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن ئوتتۇرا بارمىقىنى ئېچىپ تۇرۇپ كۆرسەتكەن. [مۇسلىمدىن]

[1] "ھۇدەيبىيە" دېگەن يەردىكى دەرەخنىڭ ئاستىدا ساھابىلەر تاكى بىر ئادەم قالغۇچىلىك مەككە مۇشرىكلىرى بىلەن ئۇرۇشۇش ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قول بەرگەنلىكىنى "رىزۋان بەيئىتى" دەپ ئاتايدۇ.

264/5 ـ وعنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَيْسَ المِسْكِينُ الذي تَرُدُّهُ التَّمْرةُ وَالتَّمْرتَانِ، ولا اللُّقْمةُ واللُّقْمتانِ إِنَّمَا المِسْكِينُ الذي يتَعَفَّفُ» متفقٌ عليه.

وفي رواية في "الصحيحين": «لَيْسَ المِسْكِينُ الذي يطُوفُ علَى النَّاسِ تَرُدُّهُ اللُّقْمةُ واللُّقْمتَان، وَالتَّمْرةُ وَالتَّمْرتَانِ، ولَكِنَّ المِسْكِينَ الذي لا يَجِدُ غِنًى يُغنيْه، وَلا يُفْطَنُ بِهِ فيُتَصدَّقَ عَلَيهِ، وَلا يَقُومُ فَيسْأَلَ النَّاسَ».

264/5 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «باشقىلارنىڭ ئىشىك ئالدىدىن بىر ـ ئىككى تال خورما ۋە بىر ـ ئىككى لوقما تائام بىلەن قايتقان ئادەم مىسكىن ئەمەس، ھەقىقىي مىسكىن دېگەن ئېپپەت قوغلىشىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «كىشىلەرنى ئايلىنىپ بىر ـ ئىككى لوقما ۋە بىر ـ ئىككى تال خورما بەرسە قايتىپ كېتىدىغان كىشى مىسكىن ئەمەس، مىسكىن دېگەن ئۆزىنى بىھاجەت قىلغىدەك بايلىق تاپالمايدىغان ۋە ئۇنىڭ ئاجىزلىقى سېزىلمىگىچە ئۇنىڭغا سەدىقىمۇ بېرىلمەيدىغان، كىشىلەردىن تىلەشنى خالىمايدىغان كىشىدۇر» دېيىلگەن.

265/6 ـ وعنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «السَّاعِي علَى الأَرْمَلَةِ وَالمِسْكِينِ كَالْمُجاهِدِ في سبيلِ اللَّه» وأَحْسُبُهُ قال: «وَكَالْقائِمِ لا يَفْتُرُ، وَكَالصَّائِمِ لا يُفْطِرِ» متفقٌ عليه.

265/6 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تۇل خوتۇنلارنىڭ ۋە مىسكىنلەرنىڭ ھاجىتىنى راۋا قىلىش ئۈچۈن تىرىشقۇچى ئادەمگە الله يولىدا جىھاد قىلغانغا ئوخشاش ساۋاب بېرىلىدۇ» دېدى ۋە يەنە «ھەمىشە نامازدا تۇرغانغا ۋە ئۈزۈلدۈرمەي روزا تۇتقانغا ئوخشاش ساۋاب بېرىلىدۇ» دېدى دەپ ھېسابلايمەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

266/7 ـ وعنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «شَرُّ الطَّعَامِ طَعَامُ الْوليمةِ، يُمْنَعُهَا مَنْ يأْتِيهَا، ويُدْعَى إِلَيْهَا مَنْ يَأْبَاهَا، ومَنْ لَمْ يُجِبِ الدَّعْوَةَ فَقَدْ عَصَى اللَّه ورَسُولُهُ» رواه مسلم.

وفي رواية في الصحيحين عن أَبي هريرةَ من قوله: «بِئْسَ الطَّعَامُ طَعَامُ الْوَلِيمَةِ يُدْعَى إِلَيْهَا الأَغْنِيَاءُ وَيُتْرَكُ الفُقَرَاءُ».

266/7 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تائامنىڭ يامىنى توينىڭ تائامىدۇر. ئۇنىڭغا ئۆزلىگىدىن كېلىدىغان كىشىلەر (يەنى مىسكىنلەر) چەكلىنىپ، كېلىشنى خالاپ كەتمەيدىغان كىشىلەر (يەنى بايلار) چاقىرىلىدۇ. كىمكى چاقىرىلغان يەرگە بارمىسا الله ۋە الله نىڭ رەسۇلىغا ئاسىي بولغان بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «توينىڭ تائامى دېگەن يامان، ئۇنىڭغا بايلار چاقىرىلىپ، كەمبەغەللەر تاشلاپ قويۇلىدۇ» دېيىلگەن[1].

[1] بۇ ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام توينىڭ ئىشىنى ھارام ياكى مەكروھ دېمەكچى ئەمەس، بەلكى تارىختىن بۇيان ئىنسانلارنىڭ تويدىن ئىبارەت ئاشۇنداق كاتتا زىياپەتلەرگە كەمبەغەللەرنى ئارىلاشتۇرماي ئادەتلىنىپ كەلگەنلىكىگە ئاغرىنىپ، ئىلاجى بولسا تويلىرىمىزغا كەمبەغەللەرنىمۇ چاقىرىشنى ئۈمىد قىلىپ دېگەن سۆزىدۇر.

267/8 ـ وعن أنس رضي اللّه عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ عَالَ جَارِيتَيْنِ حَتَّى تَبْلُغَا جَاءَ يَومَ القِيامَةِ أنَا وَهُو كَهَاتَيْنِ» وَضَمَّ أَصَابِعَهُ. رواه مسلم.

"جَارِيَتَيْنِ" أيْ: بِنْتَيْن.

**267/8** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئىككى قىزنى ھەتتا بالاغەتكە يەتكىچىلىك باقسا، قىيامەت كۈنى ئۇ مەن بىلەن مۇشۇنداق كېلىدۇ. دەپ ئۆزىنىڭ بارماقلىرىنى جۈپلىدى». [مۇسلىمدىن]

268/9 ـ وعن عائشةَ رضي اللّه عنها قالت: دَخَلَتَ عليَّ امْرَأَةٌ ومعهَا ابْنَتَانِ لَهَا تَسْأَلُ فَلَم تَجِدْ عِنْدِى شَيْئاً غَيْرَ تَمْرةٍ واحِدةٍ، فَأَعْطَيْتُهَا إِيَّاهَا فَقَسَمتْهَا بَيْنَ ابنَتَيْهَا وَلَمْ تَأْكُلْ مِنْهَا ثُمَّ قامتْ فَخَرجتْ، فَدخلَ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَلَيْنَا، فَأَخْبرتُهُ فقال: «مَنِ ابْتُلِيَ مِنْ هَذِهِ البَنَاتِ بِشَيْءٍ فَأَحْسَنَ إِلَيْهِنَّ كُنَّ لَهُ سِتْراً من النَّارِ» متفقٌ عليه.

**268/9** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مېنىڭ قېشىمغا بىر ئايال ئىككى قىزى بىلەن كىرىپ بىر نەرسە سورىدى. مەن بىر خورمىدىن باشقا بەرگىدەك ھېچ نەرسە تاپالمىدىم ۋە ئۇنى ئۇ ئايالغا بەردىم. ئۇ ئايال ئۇنى ئوتتۇرىدىن ئىككى قىلىپ ئىككى قىزىغا بەردى. ئۇ ئايال ئۇنىڭدىن يېمىدى. ئاندىن ئۇ ئورنىدىن تۇرۇپ چىقىپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىرگەندە ئۇنىڭغا بۇ ئىشنى خەۋەر قىلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىمكى مۇشۇنداق قىزلار بىلەن سىنالسا ئۇ كىشى ئۇ قىزلارغا ياخشىلىق قىلغان بولسا، ئۇ قىزلار ئۇ كىشى ئۈچۈن دوزاختىن پەردە بولىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

269/10 ـ وعن عائشةَ رضي اللّهُ عنها قالت: جَاءَتنى مِسْكِينَةٌ تَحْمِلُ ابْنَتَيْن لها، فَأَطعمتهَا ثَلاثَ تَمْرَاتٍ، فَأَعطتْ كُلَّ وَاحدَةٍ مِنْهُمَا تَمْرَةً وَرفعتْ إلي فيها تَمْرةً لتَأْكُلهَا، فاستطعمتها ابْنَتَاهَا، فَشَقَّت التَّمْرَةَ التى كَانَتْ تُرِيدُ أَنْ تأْكُلهَا بيْنهُمَا، فأعْجبنى شَأْنَها، فَذَكَرْتُ الَّذي صنعَتْ لرسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: «إن اللّه قَدْ أَوْجَبَ لَهَا بِهَا الجَنَّةَ، أو أَعْتقَهَا بِهَا مَن النَّارِ» رواه مسلم.

**269/10** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مېنىڭ قېشىمغا ئىككى قىزىنى كۆتۈرۈۋالغان بىر مىسكىن ئايال كىردى. مەن ئۇنىڭغا ئۈچ دانە خورما بەردىم. ئۇ ئايال ھەر ئىككى قىزىغا بىردىن خورمىنى بەردى. بىرىنى ئۆزى يېيىش ئۈچۈن ئاغزىغا ئاپىرىۋىدى، ئىككى قىز ئۇنىمۇ يېگۈزۈپ قويۇشنى تەلەپ قىلدى. ئۇ ئايال ئۇنىمۇ بۆلۈپ ئۇ ئىككىسىگە يېگۈزۈپ قويىدى. مەن ئۇنىڭ ئىشىدىن ئەجەپلىنىپ بۇ ئىشنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سۆزلەپ بەردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەقىقەتەن شۇ ئىشنىڭ سەۋەبى بىلەن اللە ئۇ ئايالغا جەننەتنى ۋاجىب قىلدى. ياكى دوزاختىن ئازاد قىلدى» دېدى. [مۇسلىمدىن]

270/11 ـ وعن أبي شُريْحٍ خُوَيْلِدِ بْنِ عَمْرٍو الخُزاعِيِّ رضي اللّهُ عنه قال: قال النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اللَّهُمَّ إِنِّى أُحَرِّجُ حَقَّ الضَّعيفينِ الْيَتِيمِ والمرْأَةِ» حديث حسن صحيح رواه النسائى بإِسناد جيدٍ.

ومعنى "أُحَرِّجُ" : أُلحقُ الحَرَجَ، وَهُوَ الإثمُ بِمَنْ ضَيَّعَ حَقَّهُما، وَأُحَذِّرُ منْ ذلكَ تَحْذيراً بَلِيغاً، وَأَزْجُرُ عَنْهُ زَجْراً أَكيداً.

11\270 ـ خۇۋەيلىد ئىبنى ئەمرى خۇزائىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئى الله! مەن يېتىم ۋە تۇل ئايال كىشىدىن ئىبارەت ئىككى ئاجىزنىڭ ھەققىنى يەۋېلىشنىڭ نەقەدەر چوڭ گۇناھ ئىكەنلىكىدىن قاتتىق ئاگاھلاندۇرىمەن». [نەسەئىدىن]

271/12 ـ وعن مُصْعبِ بنِ سعدِ بنِ أبي وقَّاصٍ رضي اللَّه عنهما قال: رأى سعْدٌ أنَّ لَهُ فَضْلاً على مَنْ دُونهُ، فقال النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «هَل تُنْصرُونَ وتُرزقُونَ إلاَّ بِضُعفائِكُم» رواه البخاري هَكَذا مُرسلاً، فَإِن مصعَب بن سعد تَابِعِيٌّ، ورواه الحافِظُ أَبو بكر الْبَرْقَانِي في صحيحِهِ مُتَّصلاً عن مصعب عن أَبيه رضي اللَّه عنه.

271/12 ـ مۇسئەب ئىبنى سەئد ئىبنى ئەبۇۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، سەئد ئۆزىدىن تۆۋەن كىشىلەردىن ئۆزىنى ئۈستۈن چاغلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر پەقەت شۇ ئاجىز كىشىلەرنىڭ سەۋەبىدىنلا نۇسرەت ئاتا قىلىنىسىلەر ۋە رىزىق بېرىلىسىلەر» دېدى. [بۇخارىدىن]

272/13 ـ وعن أَبي الدَّرْداءِ عُوَيْمِرٍ رضي اللَّه عنه قال: سمِعتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «ابْغوني الضُّعَفَاءَ، فَإِنَّمَا تُنْصرُونَ، وتُرْزقون بضُعفائِكُمْ» رواه أَبو داود بإِسناد جيد.

13\272 ـ ئەبۇدەردا ئۇۋەيمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «مېنى ئاجىز كىشىلەر ئارىسىدىن ئىزلەڭلار، سىلەر ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىكى ئاجىز كىشىلەرنىڭ سەۋەبى بىلەن رىزىق بېرىلىسىلەر ۋە ياردەم بېرىلىسىلەر». [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 34 ـ باب

## ئاياللار بىلەن ياخشى ئۆتۈش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَعَاشِرُوهُنَّ بِالْمَعْرُوفِ﴾ ﴿ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە تىرىكچىلىك قىلىڭلار﴾[1] ﴿وَلَنْ تَسْتَطِيعُوا أَنْ تَعْدِلُوا بَيْنَ النِّسَاءِ وَلَوْ حَرَصْتُمْ فَلا تَمِيلُوا كُلَّ الْمَيْلِ فَتَذَرُوهَا كَالْمُعَلَّقَةِ وَإِنْ تُصْلِحُوا وَتَتَّقُوا فَإِنَّ اللَّهَ كَانَ غَفُوراً رَحِيماً﴾ ﴿قانچە تىرىشساڭلارمۇ، ئاياللىرىڭلارغا (مۇھەببەت ۋە دىلنىڭ مايىللىقىدا) باراۋەر مۇئامىلىدە بولۇشقا ھەرگىز قادىر بولالمايسىلەر، شۇنىڭ ئۈچۈن بىرىسىگە پۈتۈنلەي مايىل بولۇپ، ئىككىنچىسىنى (ئېرى باردەكمۇ ئەمەس، يوقتەكمۇ ئەمەس) ئېسىپ قويۇلغان ئايالدەك تاشلاپ قويماڭلار، ئەگەر (بۇ جەھەتتىكى قۇسۇرۇڭلارنى) تۈزەتسەڭلار، (يەنى ئۇلارغا زۇلۇم قىلىشتىن) ساقلانساڭلار، الله ئەلۋەتتە (سىلەرگە) مەغپىرەت قىلىدۇ، رەھىم قىلىدۇ﴾[2].

[1] سۈرە نىسا 19 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە نىسا 129 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

273/1 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه قال: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اسْتوْصُوا بِالنِّساءِ خيْراً، فإِنَّ المرْأَةَ خُلِقَتْ مِنْ ضِلَعٍ، وَإِنَّ أَعْوجَ ما في الضِّلَعِ أَعْلاهُ، فَإِنْ ذَهبتَ تُقِيمُهُ كَسرْتَهُ، وإِنْ تركتَهُ، لمْ يزلْ أَعوجَ، فاستوْصُوا بِالنِّسَاءِ» متفقٌ عليه.

وفي رواية في الصحيحين: «المرْأَةُ كالضلع إِنْ أَقَمْتَهاكسرْتَهَا ،وإِنِ استَمتعْتَ بِهَا، اسْتَمتعْتَ وفِيها عَوجٌ».

وفي رواية لمسلمٍ: «إِنَّ المرْأَةَ خُلِقتْ مِن ضِلَعٍ، لَنْ تَستَقِيمَ لكَ علَى طريقةٍ، فَإِنْ استمتعْتَ بِهَا، اسْتَمتَعْتَ بِهَا وفِيها عَوجٌ، وإِنْ ذَهَبْتَ تُقيمُها كسرتَهَا، وَكَسْرُهَا طلاقُها».

قولُهُ: «عوجٌ» هو بفتح العين والواو.

273/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاياللارغا ياخشى نەسىھەت قىلىڭلار، چۈنكى ئاياللار ئۇستۇنكى ئەگرى قوۋۇرغىدىن يارىتىلدى. ئەگەر ئۇنى تۈزلەشكە ئۇرۇنساڭ سۇندۇرۇپ قويىسەن، ئەگەر تاشلاپ قويساڭ ئەگرىلىك ھالىتىدە تۇرۇۋېرىدۇ، ئاياللارغا ياخشى نەسىھەت قىلىڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئايال كىشى قوۋۇرغىغا ئوخشاش، ئۇنى تۈزلىمەكچى بولساڭ، سۇندۇرۇپ قويىسەن، ئەگەر ئۇنىڭدىن پايدىلىنىمەن دېسەڭ ،ئەگرىلىك ھالىتىدە پايدىلىنالايسەن» دېيىلگەن.

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «ئايال كىشى قوۋۇرغىدىن يارىتىلدى، ئۇ ھەرگىز ساڭا بىر خىل رەۋىشتە تۇرۇپ بەرمەيدۇ، ئەگەر پايدىلىنىمەن دېسەڭ، ئەگرىلىك ھالىتىدە پايدىلىنالايسەن، ئەگەر تۈزەيمەن دېسەڭ ئۇنى سۇندۇرۇپ قويىسەن، ئۇ قوۋۇرغىنىڭ سۇنۇشى ئۇ ئايالنىڭ تالىقىنى بېرىشتۇر» دېيىلگەن.

274/2 ـ وعن عبد اللّه بن زَمْعَةَ رضي اللّهُ عنه، أنه سمعَ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يخْطُبُ، وذكَر النَّاقَةَ والَّذِى عقَرهَا، فقال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «﴿إِذِ انْبعث أَشْقَاهَا﴾ انْبعثَ لَها رَجُلٌ عزِيزٌ، عارِمٌ منِيعٌ في رهْطِهِ» ثُمَّ ذكَرَ النِّساءَ، فَوعظَ فِيهِنَّ، فَقَالَ: «يعْمِدُ أَحَدكُمْ فيجْلِدُ امْرأَتَهُ جلْد الْعَبْدِ فلَعَلَّهُ يُضاجعُهَا مِنْ آخِرِ يومِهِ" ثُمَّ وَعَظَهُمْ في ضحكهِمْ مِن الضَّرْطَةِ وقال: «لِمَ يضحكُ أَحَدَكُمْ مِمَّا يفعلُ؟» متفق عليه.

"وَالْعارِمُ" بالعين المهملة والراء: هُو الشِّرِّيرُ المُفْسِد، وقولُه: "انبعثَ"، أَيْ: قَامَ بسرعة.

274/2 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى زەمئە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خۇتبىسىنى ئاڭلىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سالىھ ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆگىسىنى ۋە ئۇنى ئۆلتۈرگەن كىشىنى تىلغا ئېلىپ: «﴿ئەينى ۋاقىتتا سەمۇدنىڭ ئەڭ بەتبەخت ئادىمى تۆگىنى ئۆلتۈرۈشكە ئالدىرىدى﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇپ ئۇنىڭغا ئالدىرىغان كىشى ئابرۇيلۇق كىشى بولۇپ، ئۇ شۇ كىشىلەر ئارىسىدىكى كۈچلۈك، ئەسكى ئادەم ئىدى» دەپ تەپسىر بەردى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللارنى تىلغا ئېلىپ: «ئۇلار توغرىسىدا نەسىھەت قىلدى ۋە سىلەردىن بىرىڭلار ئۆزىنىڭ ئايالىنى قۇللارنى قامچىلىغاندەك قامچىلاشنى نېمە قىلىدۇ؟ ئۇ، بەلكىم كەچ كىرگەندە ئۇ كىشى ئايالى بىلەن بىللە بولۇپ قېلىشىمۇ مۇمكىن» دېدى. ئاندىن يەل قويۇپ بەرگەن كىشىنى مەسخىرە قىلىپ

كۆلۈش توغرىسىدا نەسىھەت قىلىپ: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار نىمە ئۈچۈن ئۆزىمۇ سادىر قىلىپ قويىدىغان ئىش توغرىسىدا مەسخىرە قىلىپ كۈلىدۇ؟» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

275/3 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يَفْرَكْ مُؤْمِنٌ مُؤْمِنَةً إِنْ كَرِه مِنها خُلقاً رضِيَ مِنْها آخَرَ» أَوْ قَالَ: «غيْرَهُ» رواه مسلم.

وقولُهُ: «يفْرك» هو بفتحِ الياءِ وإِسكانِ الفاءِ وفتح الراء معناه: يُبغضُ، يقَالُ: فَرِكَتِ المرْأَةُ زَوْجَهَا، وفَرِكَهَا زَوْجُها، بكسر الراءِ، يفركُها بفتحِهَا: أَيْ: أَبغضهَا، واللّه أعلم.

275/3 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر مۆمىن كىشى يەنە بىر مۆمىن ئايالنى يامان كۆرمىسۇن، ئەگەر ئۇنىڭ بىر ئەخلاقىنى يامان كۆرسە يەنە بىر ئەخلاقىغا رازى بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

276/4 ـ وعن عَمْرو بنِ الأَحْوَصِ الجُشميِّ رضي اللّه عنه أَنَّهُ سمِعَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في حَجَّةِ الْوَداعِ يقُولُ بعد أَنْ حَمِدَ اللّه تعالى، وَأَثنَى عليْهِ وذكَّر ووعظَ، ثُمَّ قال: «أَلا واسْتَوْصوا بالنِّساءِ خَيْراً، فَإِنَّمَا هُنَّ عَوانٍ عِنْدَكُمْ لَيْس تمْلكُونَ مِنْهُنَّ شَيْئاً غيْرَ ذلِكَ إِلاَّ أَنْ يأْتِينَ بِفَاحشةٍ مُبيِّنةٍ، فإِنْ فَعلْنَ فَاهْجُروهُنَّ في المضَاجعِ، واضْربُوهنَّ ضَرْباً غيْر مُبرِّحٍ، فإِنْ أَطعنَكُمْ فَلا تبْغُوا عَلَيْهِنَّ سبيلا، أَلا إِنَّ لَكُمْ عَلَى نِسائِكُمْ حَقًّا، ولِنِسائِكُمْ عَلَيْكُمْ حقًّا، فَحَقُّكُمْ عَلَيْهِنَّ أَن لا يُوطِئْنَ فُرُشكمْ منْ تَكْرهونَ، وَلا يأْذَنَّ في بُيُوتكمْ لِمن تكْرهونَ، أَلا وحقُّهُنَّ عَلَيْكُمْ أَن تُحْسِنُوا إِلَيْهِنَّ في كِسْوتِهِنَّ وَطعامهنَّ».

رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيحٌ.

قوله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم «عوانٍ» أَيْ: أَسِيرَاتٌ، جمْعُ عانِيةٍ، بِالْعَيْنِ الْمُهْمَلَةِ، وهى الأَسِيرَةُ، والْعاني: الأَسِيرُ. شَبَّهَ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم المرْأَةَ في دُخُولَهَا تَحْتَ حُكْمِ الزَّوْجِ بالأَسِيرِ «والضرْبُ المُبرِّحُ»: هُوَ الشَّاقُّ الشديدُ، وقوله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «فَلا تَبْغُوا عَلَيْهِنَّ سَبِيلاً» أَيْ: لا تَطلُبوا طرِيقاً تحْتجُّونَ بِهِ عَلَيْهِنَّ وَتُؤذونهنَّ بِهِ، واللّه أعلم.

276/4 ـ ئەمر ئىبنى ئەھۋەس جۇشەمىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋىدالىشىش ھەججىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: الله غا ھەمدۇسانا ئېيتقاندىن كېيىن ۋەز ـ نەسىھەت قىلدى. ئاندىن: «ئاگاھ بولۇڭلار، ئاياللارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىڭلار، ئۇلار ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ ئالدىڭلاردا قولۇڭلارغا چۈشكەن بىر ئەسىرگە ئوخشايدۇ. سىلەر ئۇلاردىن ئاشۇنىڭدىن باشقا نەرسىلەرگە ئىگە بولالمايسىلەر، ئەگەر ئۇلار ئوچۇق ئاشكارا بىرەر يامانلىق سادىر قىلسا، ئۇلارنى ياتاق ئورۇنلىرىغا تاشلاپ قويۇڭلار (بىللە ياتماسلىق بىلەن جازالاڭلار) ۋە ئۇلارنى قاتتىق ئۇرماڭلار ئەگەردە ئۇلار سىلەرگە ئىتائەت قىلسا ئۇلارغا قارشى يول ئىزدىمەڭلار، ئاگاھ بولۇڭلار، سىلەرنىڭ ئاياللىرىڭلارنىڭ ئۈستىدە ھەققىڭلار بولغىنىدەك، ئاياللىرىڭلارنىڭمۇ سىلەرنىڭ ئۈستىڭلاردا ھەقلىرى بار. سىلەرنىڭ ئۇلارنىڭ ئۈستىدىكى ھەققىڭلار، سىلەر يامان كۆرىدىغان كىشىلەرنى تۆشەكلىرىڭلارغا يولاتماسلىق ۋە يات كىشىلەرنىڭ ئۆيگە كىرىشىگە

رۇخسەت قىلماسلىق، ئاگاھ بولۇڭلار، ئۇلارنىڭ سىلەرنىڭ ئۈستىڭلاردىكى ھەققى ئۇلارنىڭ كىيىملىرى ۋە تائاملىرىنى ياخشىلاشتۇر». [تىرمىزىدىن]

277/5 ـ وعن مُعَاوِيَةَ بنِ حَيْدَةَ رضي اللّه عنه قال: قلتُ: يا رسول اللّه ما حَقُّ زَوْجَةِ أَحَدِنَا عَلَيْهِ؟ قال: «أن تُطْعِمَها إِذَا طَعِمْتَ، وتَكْسُوهَا إِذَا اكْتَسَيْتَ ولا تَضْرِبِ الْوَجهَ، وَلَا تُقَبِّحْ، ولا تَهْجُرْ إِلاَّ في الْبَيْتِ» حديثٌ حسنٌ رواه أبو داود وقال: معنى «لا تُقَبِّحْ» أي: لا تقلْ قَبَّحَكِ اللّه.

277/5 ـ مۇئاۋىيە ئىبنى ھەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئاياللىرىمىزنىڭ بىزنىڭ ئۈستىمىزدىكى ھەققى نېمە؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قاچان تائام يىسەڭ ئۇنىڭغىمۇ يېگۈزگىن، قاچان كىيىم كىيسەڭ ئۇنىڭغىمۇ كىيگۈزگىن ۋە ئۇنىڭ يۈزىگە ئۇرمىغىن. سەت گەپلەر بىلەن ھاقارەتلىمىگىن. تۆشەكنى ئايرىغاندا ئۇنى تاشلاپ ئۆيدىن چىقىپ كەتمىگىن ياكى چىقىرىۋەتمىگىن» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

278/6 ـ عن أبي هريرة رضي اللّه عنه، قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَكْمَلُ الْمُؤْمنين إِيمَاناً أَحْسَنُهُمْ خُلُقاً، وَخِيارُكُمْ خيارُكم لِنِسَائِهِم» رواه التِّرمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

278/6 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۆمىنلەرنىڭ ئىچىدىكى ئەخلاقى ياخشى بولغانلىرى، ئىمانى ئەڭ كامىل بولغان كىشىلەردۇر. سىلەرنىڭ ئاياللىرىڭلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلغانلىرىڭلار ئەڭ ياخشىلىرىڭلاردۇر». [تىرمىزىدىن]

279/7– وعن إِياس بنِ عبدِ اللّه بنِ أبي ذُباب رضي اللّه عنه قال: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لاَ تَضْرِبُوا إِمَاءَ اللّهِ" فَجاءَ عُمَرُ رضي اللّه عنه إلى رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَقَالَ: ذَئِرْنَ النِّساءُ عَلَى أَزْواجهنَّ، فَرَخَّصَ في ضَرْبِهنَّ فَأَطاف بِآلِ رسولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نِساءٌ كَثِيرٌ يَشْكُونَ أَزْواجهُنَّ، فقال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَقَدْ أَطَافَ بآلِ بَيْتِ مُحمَّدٍ نِساءٌ كَثيرٍ يشْكُونَ أَزْوَاجَهُنَّ لَيْسَ أُولئك بخيارِكُمْ» رواه أبو داود بإسنادٍ صحيح.

قوله: «ذَئِرْنَ» هو بذال معجمة مفتوحة ثم همزة مكسورة ثم راء ساكنة ثم نون، أي: اجترأن، قوله: «أطاف» أي: أحاط.

279/7 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇزۇباب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله نىڭ ئايال بەندىلىرىنى ئۇرماڭلار». ئاندىن ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئاياللار ئەرلەرگە جۈرئەتلىك بولۇپ كەتتى دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى ئۇرۇشقا رۇخسەت قىلدى. ئاندىن كېيىن نۇرغۇن ئاياللار ئەرلىرى ئۈستىدىن شىكايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىگە كېلىشكە باشلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «نۇرغۇن ئاياللار ئەرلىرىنى شىكايەت قىلىپ مۇھەممەدنىڭ ئائىلىسى ئەتراپىنى ئايلىنىپ يۈرىدۇ، ئاشۇ ئاياللارنى رەنجىتكىنىڭلار ياخشى ئەمەس» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

280/8 ـ وعن عبدِ اللّه بنِ عمرو بن العاص رضي اللّه عنهما أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الدُّنْيَا مَتَاعٌ، وَخَيْرُ مَتاعهَا الْمَرْأَةُ الصَّالحَةُ» رواه مسلم.

280/8 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دۇنيا پايدىلىنىدىغان جايدۇر. دۇنيادىكى پايدىلىنىدىغان نەرسىلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسى ياخشى ئايالدۇر». [مۇسلىمدىن]

## 35 ـ باب

### ئاياللىڭ ئېرى ئالدىدىكى مەجبۇرىيەتلىرى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿الرِّجَالُ قَوَّامُونَ عَلَى النِّسَاءِ بِمَا فَضَّلَ اللَّهُ بَعْضَهُمْ عَلَى بَعْضٍ وَبِمَا أَنْفَقُوا مِنْ أَمْوَالِهِمْ فَالصَّالِحَاتُ قَانِتَاتٌ حَافِظَاتٌ لِلْغَيْبِ بِمَا حَفِظَ اللَّهُ﴾ ﴿ئەرلەر ئاياللارنىڭ ھامىيلىرىدۇر. بۇ، الله نىڭ ئۇلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن (يەنى ئەرلەرنى كۈچ ـ قۇۋۋەت، غازاتقا چىقىش قاتارلىق جەھەتلەردىن ئاياللاردىن) ئارتۇق قىلغانلىقىدىندۇر ۋە ئەرلەرنىڭ ئۆز پۇل ـ ماللىرىنى سەرپ قىلغانلىقىدىندۇر، (يەنى ئاياللارنىڭ نەپىقىسى ئەرلەرنىڭ زىممىسىگە يۈكلەنگەنلىكتىندۇر). ياخشى ئاياللار ئىتائەت قىلغۇچىلاردۇر، ئەرلىرى يېنىدا بولمىغان چاغلاردا الله نىڭ پاناھىدا ئەرلىرىنىڭ ھەقلىرىنى ساقلىغۇچىلاردۇر﴾[1].

281/1 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذَا دعَا الرَّجُلُ امْرأَتَهُ إِلَى فِرَاشِهِ فلَمْ تَأْتِهِ فَبَات غَضْبانَ عَلَيْهَا لَعَنتها الملائكَةُ حَتَّى تُصْبحَ» متفقٌ عليه.

وفي رواية لهما: «إِذَا بَاتَتْ المَرْأَةُ هَاجِرَةً فِرَاشَ زَوْجها لَعنتْهَا المَلاَئِكَةُ حَتَّى تُصْبِحَ».

وفي روايةٍ قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «والَّذِي نَفْسِي بِيَدِهِ مَا مِن رَجُلٍ يَدْعُو امْرَأَتَهُ إِلَى فِرَاشِهِ فَتَأْبَى عَلَيْهِ إِلاَّ كَانَ الَّذي في السَّماءِ سَاخِطاً عَلَيْهَا حَتَّى يَرْضَى عَنْها».

281/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر ئەر ئۆزىنىڭ ئايالىنى بىللە بولۇشقا تۆشەككە چاقىرسا، ئۇ ئايال ئۇنىمىسا، ئەر غەزەپلەنگەن ھالدا يېتىپ قالسا پەرىشتىلەر ئۇ ئايالغا تاڭ ئاتقۇچە لەنەت ئوقۇيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئەگەر بىر ئايال ئۆزىنىڭ ئېرى بىلەن بىللە بولۇشتىن باش تارتىپ يېتىپ قالسا پەرىشتىلەر ئۇ ئايالغا تاڭ ئاتقۇچە لەنەت ئوقۇيدۇ» دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «جېنىم ئىلكىدە بولغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەگەر بىر ئەر ئايالىنى تۆشەككە چاقىرسا ئۇ ئايال ئۇنىمىسا، ئاسماننى ياراتقان زات ئۇ ئايالغا غەزەپ قىلىدۇ، تاكى ئۇ ئەر ئۇ ئايالدىن رازى بولغىچە» دېيىلگەن.

282/2 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه أيضاً أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا يَحلُّ لامْرَأَةٍ أَنْ تَصُومَ وَزَوْجُهَا شَاهِدٌ إِلا بإِذْنِهِ، وَلا تَأْذَنْ في بَيْتِهِ إِلاَّ بِإِذْنِهِ» متفقٌ عليه، وهذا لفظ البخاري.

[1] سۈرە نىسا 34 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

282/2 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئېرى يېنىدا بار ھالەتتە ئۇنىڭ رۇخسىتىنى ئالماي تۇرۇپ (نەفلە) روزا تۇتۇش ئايال كىشىگە ھالال بولمايدۇ ۋە بىر كىشىنى ئېرىنىڭ رۇخسىتىسىز ئۆيىگە كىرىشىگە رۇخسەت قىلىشى ھالال بولمايدۇ» [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

283/3 ـ وعن ابن عمرَ رضي اللَّهُ عنهما عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «كُلُّكُمْ راعٍ، وكُلُّكُمْ مسئولٌ عنْ رعِيَّتِهِ، والأَمِيرُ رَاعٍ، والرَّجُلُ راعٍ علَى أَهْلِ بَيْتِهِ، والمرْأَةُ راعِيةٌ على بيْتِ زَوْجِها وولَدِهِ، فَكُلُّكُمْ راعٍ، وكُلُّكُمْ مسئولٌ عنْ رعِيَّتِهِ» متفقٌ عليه.

283/3 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادىچى، سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادىڭلاردىن سوراق قىلىنىسىلەر. پادىشاھمۇ پادىچى، ھەر بىر ئادەم ئۆز ئەھلىگە پادىچىدۇر. ئايال كىشىمۇ ئېرىنىڭ ئۆيىگە ۋە ئۇنىڭ بالىلىرىغا پادىچى، سىلەرنىڭ ھەممىڭلار ئۆز پادىلىرىڭلاردىن سوراق قىلىنىسىلەر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

284/4 ـ وعن أبي عليٍّ طَلْق بن عليٍّ رضي اللَّه عنه أَن رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِذَا دعا الرَّجُلُ زَوْجتَهُ لِحَاجتِهِ فَلْتَأْتِهِ وإِنْ كَانَتْ عَلَى التَّنُّور». رواه الترمذي والنسائي، وقال الترمذي: حديث حسن صحيح.

284/4 ـ تەلق ئىبنى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر بىر ئەر ئۆزىنىڭ ئايالىنى ھاجىتى ئۈچۈن چاقىرسا، ئۇ ئايال تونۇر بېشىدا بولسىمۇ كەلسۇن». [تىرمىزىدىن]

285/5 ـ وعن أَبي هريرة رضي اللَّهُ عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لَوْكُنْتُ آمِراً أَحَداً أَنْ يسْجُدَ لأَحدٍ لأَمَرْتُ المرْأَةَ أَنْ تَسْجُدَ لِزَوْجِهَا». رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

285/5ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «ئەگەر مەن بىر كىشىنى يەنە بىر كىشىگە (ھۆرمەت قىلىش يۈزىسىدىن) سەجدە قىلىشقا بۇيرۇيدىغان بولسام، شەكسىز ئايال كىشىنى ئېرىگە سەجدە قىلىشقا بۇيرۇيتتىم». [تىرمىزىدىن].

286/6 ـ وعن أُمِّ سلمةَ رضي اللَّهُ عنها قالت: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَيُّما امرأَةٍ ماتَتْ وزوْجُهَا عنها راضٍ دخَلَتِ الجَنَّةَ» رواه الترمذي وقال حديث حسن.

286/6 ـ ئۇممۇسەلىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «قانداق بىر ئايال ئېرىنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشكەن ھالەتتە ئۆلۈپ كەتسە، ئۇ ئايال جەننەتكە كىرىدۇ» [تىرمىزىدىن]

287/7 ـ وعن معاذِ بنِ جبلٍ رضي اللَّهُ عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا تُؤْذِي امْرَأَةٌ زَوْجَهَا في الدُّنْيا إِلاَّ قالَتْ زَوْجَتُهُ مِنَ الحُورِ الْعِينِ لا تُؤْذِيه قَاتلَكِ اللَّه، فَإِنَّمَا هُو عِنْدَكِ دخِيلٌ يُوشِكُ أَنْ يُفارِقَكِ إِلَينا» رواه الترمذي وقال: حديث حسن.

287/7 ـ مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «ئەگەر بىر ئايال بۇ دۇنيادا ئېرىگە ئەزىيەت بەرسە، ئۇ ئەرنىڭ (ئاخىرەتتىكى) ھۆر ـ پەرىلەردىن بولغان ئايالى، (ئۇ ئايالغا) الله تائالا ساڭا لەنەت قىلسۇن! ئۇنىڭغا ئەزىيەت بەرمە، ئۇ سېنىڭ قېشىڭدا بىر مېھماندۇر، ئۇ سېنىڭدىن ئايرىلىپ بىزلەرنىڭ قېشىمىزغا كېلىدىغانغا ئازلا ۋاقىت قالدى، دەيدۇ». [تىرمىزىدىن]

288/8 ـ وعن أُسامَةَ بنِ زيد رضي اللّه عنهما عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «ما تركْتُ بعْدِي فِتْنَةً هِي أَضَرُّ عَلَى الرِّجالِ: مِنَ النِّسَاءِ» متفقٌ عليه.

288/8 ـ ئۇسامە ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «مەن ئەرلەرگە ئاياللاردىنمۇ زىيانلىقراق بىر پىتنىنى قويۇپ قويمىدىم». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 36 ـ باب

## ئائىلىگە خىراجەت قىلىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَعَلَى الْمَوْلُودِ لَهُ رِزْقُهُنَّ وَكِسْوَتُهُنَّ بِالْمَعْرُوفِ﴾ ﴿ئاتىلار ـ ئانىلارنى قائىدە بويىچە يېمەك ـ ئىچمەك ۋە كىيىم ـ كېچەك بىلەن تەمىنلەپ تۇرۇشى كېرەك﴾[1] ﴿لِيُنْفِقْ ذُو سَعَةٍ مِنْ سَعَتِهِ وَمَنْ قُدِرَ عَلَيْهِ رِزْقُهُ فَلْيُنْفِقْ مِمَّا آتَاهُ اللَّهُ لا يُكَلِّفُ اللَّهُ نَفْساً إِلاَّ مَا آتَاهَا﴾ ﴿باي ئادەم (ئاياللىنى ۋە بالىسىنى) ئۆزىنىڭ بايلىقىغا يارىشا تەمىنلىسۇن،رىزقى تار قىلىنغان ئادەم الله نىڭ ئۇنىڭغا بەرگىنىگە يارىشا تەمىنلىسۇن، (يەنى ھەرئادەم ئۆزىنىڭ ئىقتىسادى ئەھۋالىغا يارىشا خىراجەت قىلسۇن). الله ئىنساننى پەقەت تاقىتى يېتىدىغان ئىشقىلا تەكلىپ قىلىدۇ(يەنى پېقىر ئادەمنى باينى تەكلىپ قىلغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ)﴾[2] ﴿وَمَا أَنْفَقْتُمْ مِنْ شَيْءٍ فَهُوَ يُخْلِفُهُ﴾ ﴿(الله نىڭ يولىدا) بەرگەن نەرسەڭلارنىڭ ئورنىنى الله تولدۇرۇپ بېرىدۇ﴾[3].

389/1 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه قال: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «دِينَارٌ أَنْفَقْتَهُ في سبيلِ اللّه، وَدِينَارٌ أَنْفَقتَهُ في رقَبَةٍ، ودِينَارٌ تصدَّقْتَ بِهِ عَلَى مِسْكِينٍ، وَدِينَارٌ أَنْفقتَهُ علَى أَهْلِكَ، أَعْظَمُهَا أَجْراً الَّذِي أَنْفَقْتَهُ علَى أَهْلِكَ» رواه مسلم.

289/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سېنىڭ الله يولىدا ئىشلەتكەن بىر دىنارىڭ، قۇل ئازاد قىلىشتا ئىشلەتكەن بىر دىنارىڭ، مىسكىنگە سەدىقە قىلغان بىر دىنارىڭ، ئائىلەڭگە ئىشلەتكەن بىر دىنارىڭنىڭ ئىچىدىن ئەجرى ئەڭ كاتتا بولغىنى، ئائىلەڭگە ئىشلەتكەن دىنارىڭدۇر». [مۇسلىمدىن]

[1] سۈرە بەقەرە 233 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە تالاق 7 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە سەبەئ 39 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

290/2 ـ وعن أبي عبدِ اللَّهِ وَيُقَالُ له: أبي عبدِ الرَّحمن ثَوْبانَ بْن بُجْدُدَ مَوْلَى رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَفْضَلُ دِينَارٍ يُنْفِقُهُ الرَّجُلُ دِينَارٌ يُنْفِقُهُ عَلَى عِيالِهِ، وَدِينَارٌ يُنْفِقُهُ عَلَى دابَّتِهِ في سبيلِ اللَّه، ودِينَارٌ يُنْفِقُهُ علَى أَصْحابه في سبِيلِ اللَّهِ" رواه مسلم.

**290/2** ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خىزمەتچىسى ئەبۇئابدۇراھمان سوۋبان ئىبنى بۇجدۇدتىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر كىشىنىڭ سەرپ قىلغان دىنارلىرىدىن ئەجرى ئەڭ كاتتا بولىدىغىنى ئائىلىسىگە ئىشلەتكەن دىناردۇر. الله يولىدا ئىشلىتىش ئۈچۈن ئاتاپ قويغان ئۇلاغقا خەجلىگەن دىناردۇر ۋە الله يولىدىكى بۇرادەرلىرىگە ئىشلەتكەن دىناردۇر». [مۇسلىمدىن]

291/3 ـ وعن أُمِّ سلَمَةَ رضي اللَّهُ عنها قَالَتْ: قلتُ يا رسولَ اللَّهِ، هَلْ لي أَجْرٌ في بني أَبي سلَمةَ أَنْ أُنْفِقَ علَيْهِمْ،وَلَسْتُ بتَارِكَتِهِمْ هَكَذَا وهَكَذَا، إِنَّماهُمْ بنِيَّ؟فقال: «نَعَمْ لَكِ أَجْرُ ما أَنْفَقْتِ علَيهِم» متفقٌ عليه.

**291/3** ـ ئۇممۇسەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەبۇسەلەمەنىڭ بالىلىرىغا قىلغان خىراجىتىمدە ماڭا ئەجىر بارمۇ؟ مەن ئۇلارنىڭ جان بېقىشى كويىدا مۇشۇنداق، مۇشۇنداق چېچىلاڭغۇلۇق ھالىتىدە تاشلاپ قويالمايمەن، ئۇلار ھەم مېنىڭمۇ بالىلىرىمدۇر، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شۇنداق، ئۇلارغا قىلغان خىراجەتلىرىڭىزدە سىزگە ئەجىر بار» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

292/4 ـ وعن سعد بن أبي وقَّاص رضي اللَّه عنه في حديثِهِ الطَّويلِ الذي قَدَّمْناهُ في أَوَّلِ الْكِتَابِ في بَابِ النِّيَّةِ أَنَّ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال له: «وَإِنَّكَ لَنْ تُنْفِقَ نَفَقَةً تَبْتَغِي بِهَا وَجهَ اللَّه إِلاَّ أُجِرْتَ بها حَتَّى ما تَجْعلُ في في امرأَتِكَ» متفقٌ عليه.

**292/4** ـ سەئد ئىبنى ئەبۇۋاققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنغان ئۇزۇن بىر ھەدىسنىڭ داۋامىدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەقىقەتەن سەن پەقەت الله نىڭ رازىلىقىنى تىلەپ خىراجەت قىلساڭ، ئۇنىڭغا ئەجىر بېرىلىدۇ ھەتتاكى ئايالىڭنىڭ ئاغزىغا سالغان نەرسەڭمۇ ئەجىر بېرىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

293/5 ـ وعن أبي مَسْعُودٍ الْبَدرِيِّ رضي اللَّه عنه، عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِذَا أَنْفَقَ الرَّجُلُ على أَهْلِهِ نفقَةً يَحْتَسِبُهَا فَهِيَ لَهُ صدقَةٌ» متفقٌ عليه.

**293/5** ـ ئەبۇمەسئۇد بەدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر بىر كىشى ساۋاب ئۈمىد قىلىپ ئائىلىسىگە خىراجەت قىلسا، ئۇ قىلغان خىراجىتى ئۇ كىشى ئۈچۈن سەدىقىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

294/6 ـ وعن عبدِ اللَّهِ بنِ عمرو بنِ العاص رضي اللَّه عنهما قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «كَفَي بِالمَرْءِ إِثْماً أَنْ يُضَيِّعَ مَنْ يقُوتُ» حديثٌ صحيحٌ رواه أَبو داود وغيره. ورواه مسلم في صحيحه بِمعنَاهُ قال: «كَفي بِالمَرْءِ إِثْماً أَنْ يَحْبِسَ عَمَّنْ يملِكُ قُوتَهُ».

294/6 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر كىشىنىڭ ئۆزىگە قاراشلىق بولغان كىشىلەرنىڭ خىراجىتىنى قىسىپ قويۇشى يېتەرلىك گۇناھتۇر». [ئەبۇداۋۇدتىن]

ئىمام مۇسلىمنىڭ رىۋايىتىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىراۋنىڭ يېمەك ـ ئىچمىكىگە ئىگە بولغان كىشىلەرنىڭ خىراجىتىنى توختىتىپ قويۇشى يېتەرلىك گۇناھتۇر» دېيىلگەن.

295/7 ـ وعن أبي هريرةَ رضي اللَّهُ عنه أن النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَا مِنْ يومٍ يُصْبِحُ الْعِبَادُ فِيهِ إِلاَّ ملَكَانِ يَنْزِلانِ، فَيقولُ أَحدُهُما: اللَّهُمَّ أَعْطِ مُنْفِقاً خَلفاً ،ويَقولُ الآخَرُ: «اللَّهُمَّ أَعْطِ مُمْسِكاًتَلَفاً» متفقٌ عليه.

295/7 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بەندىلەر ئۆچۈن ھەرسەھەردە ئىككى پەرىشتە چۈشۈپ بىرى: ئى الله! خەيرلىك ئىشلارغا خىراجەت قىلغۇچىنىڭ چىقىملىرىنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇپ بەرگىن، دەيدۇ. يەنە بىرى: ئى الله! بېخىلنىڭ مېلىنى تۈزۈتۈۋەتكىن، دەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

296/8 ـ وعنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الْيَدُ الْعُلْيا خَيْرٌ مِنَ الْيدِ السُّفْلَى وابْدَأْ بمن تَعُولُ، وَخَيْرُ الصَّدَقَةِ مَا كَانَ عَنْ ظَهْرِ غِنَى، ومَنْ يَسْتَعِففْ، يُعِفَّهُ اللَّهُ، ومَنْ يَسْتَغْنِ يُغْنِه اللَّهُ» رواه البخاري.

296/8 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۈستۈنكى قول (بەرگەن قول) ئاستىنقى قولدىن (ئالغان قولدىن) ياخشىدۇر. بېرىشتە ئۆزەڭگە يېقىن كىشىلەردىن باشلا، ئۆزىنىڭ ھاجىتىدىن ئاشقىنىنى بېرىش ئەڭ ياخشى سەدىقىدۇر. كىمكى ئېھتىياجلىق بولۇشنى تەلەپ قىلسا الله ئۇنى ئېھتىياجلىق قىلىدۇ. كىمكى بىھاجەتلىكنى تەلەپ قىلسا، الله ئۇنى بىھاجەت قىلىدۇ». [بۇخارىدىن]

## 37 ـ باب

## ياخشى كۆرگەن نەرسىلىرنى سەرپ قىلىش ۋە نەرسىلەرنىڭ ياخشىلىرىدىن بېرىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿لَنْ تَنَالُوا الْبِرَّ حَتَّى تُنْفِقُوا مِمَّا تُحِبُّونَ﴾ ﴿ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلاردىن سەرپ قىلمىغىچە (يەنى ماللىرىڭلارنىڭ ياخشىسىنى سەدىقە قىلمىغىچە) ھەرگىز ياخشىلىققا (يەنى جەننەتكە) يېتەلمەيسىلەر﴾[1] ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا أَنْفِقُوامِنْ طَيِّبَاتِ مَاكَسَبْتُمْ ومِمَّا أَخْرَجْنَا لَكُمْ مِنَ الأَرْضِ وَلاتَيَمَّمُوا الْخَبِيثَ مِنْهُ تُنْفِقُونَ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر!سىلەر ئېرىشكەن نەرسىلەرنىڭ ۋە بىز سىلەرگە زېمىندىن چىقىرىپ بەرگەن نەرسىلەر(يەنى ئاشلىقلار، مېۋىلەر) نىڭ ياخشىلىرىدىن سەدىقە قىلىڭلار. ئۆزەڭلارمۇ پەقەت كۆزۈڭلارنى يۇمۇپ تۇرۇپ ئالىدىغان ناچارلىرىنى ئېلىپ سەدىقە قىلماڭلار﴾[2].

[1] سۈرە ئال ئىمران 92 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە بەقەرە 267 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

297/1 ـ عن أنس رضي اللّه عنه قال: كَانَ أَبُو طَلْحَةَ رضي اللّه عنه أَكْثَر الأَنْصَارِ بِالمدِينَةِ مَالاً مِنْ نَخْلٍ، وَكَانَ أَحَبُّ أَمْوالِهِ إِلَيْهِ بَيْرَحاءَ، وَكانَتْ مُسْتَقْبِلَةَ المسْجِدِ وكانَ رسولُ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم يدْخُلُهَا وَيشْرَبُ مِنْ ماءٍ فِيهَا طَيِّبٍ قَالَ أَنَسٌ: فلَمَّا نزَلَتْ هَذِهِ الآيَةُ: ﴿لَنْ تَنَالُوا الْبِرَّ حتَّى تُنْفِقُوا مِمَّا تُحِبُّونَ﴾ قام أَبُو طَلْحَةَ إِلى رسول اللّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: يارسولَ اللّه إِنَّ اللّه تَعَالَى أَنْزَلَ عَلَيْكَ: ﴿لَنْ تَنَالُوا الْبِرَّ حتَّى تُنْفِقُوا مِمَّا تُحِبُّونَ﴾ وَإِنَّ أَحَبَّ مَالي إِلَيَّ بَيْرَحَاءَ، وإِنَّهَا صَدقَةٌ للّهِ تَعَالَى أَرْجُو بِرَّهَا وذُخْرَهَا عِنْد اللّه تعالى، فَضَعْهَا يا رسول اللّه حيْثُ أَرَاكَ اللّهُ، فقال رسول اللّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم: «بَخٍ ذلِكَ مَالٌ رَابحٌ، ذلِكَ مَالٌ رَابِحٌ، وَقَدْ سمِعْتُ مَا قُلْتَ، وَإِنِّي أَرَى أَنْ تَجْعَلَهَا في الأَقْرَبِينَ» فقال أَبُو طَلْحَةَ: أَفْعَلُ يا رسولَ اللّه، فَقَسَّمَهَا أَبُو طَلْحَةَ في أَقَارِبِهِ، وَبَني عَمِّهِ. متفقٌ عليه.

وقولُهُ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم: «مالٌ رَابحٌ» رُوي في الصحيحين «رَابحٌ» و «رَايحٌ» بالباءِ الموحدةِ وبالياءِ المثناةِ، أَيْ رَايحٌ عَلَيْكَ نَفْعُهُ، و «بَيْرَحَاءُ» حَدِيقَةُ نَخْلٍ، ورُوي بكسرِ الباءِ وَفتحِها.

**297/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەبۇتەلھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مەدىنىدىكى ئەنسارىلارنىڭ ئىچىدىكى خورمىلىق بېغى ئەڭ كۆپ كىشى ئىدى. ماللىرىنىڭ ئىچىدىكى ئەبۇتەلھە ئەڭ ياخشى كۆرىدىغىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسچىتىگە قاراپ تۇرىدىغان ''بەيرەھا'' دېگەن بېغى ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ باغقا كىرىپ باغنىڭ تاتلىق سۈيىنى ئىچەتتى. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلاردىن سەرپ قىلمىغىچە ھەرگىز ياخشىلىققا ئېرىشەلمەيسىلەر﴾[1] دېگەن ئايەت نازىل بولغان چاغدا، ئەبۇتەلھە ئورنىدىن تۇرۇپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! الله تائالا ساڭا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى. مېنىڭ ماللىرىمنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ ياخشى كۆرىدىغىنىم ''بەيرەھا'' دېگەن بېغىمدۇر. الله نىڭ دەرگاھىدا ئەسقاتىدىغان مال بولۇشىنى ئۈمىد قىلىپ ئۇنى سەدىقە قىلىمەن، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سەن ئۇنى الله ساڭا كۆرسەتكەن يەرگە ئىشلەتكىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھاي! ھاي! نېمىدېگەن پايدىلىق! نېمە دېگەن پايدىلىق مال بۇ! مەن سېنىڭ دېگەن سۆزۈڭنى ئاڭلىدىم. مەن ئۇنى ئۆز يېقىنلىرىڭغا بېرىشىڭنى لايىق كۆرىمەن» دېدى. ئەبۇتەلھە: شۇنداق قىلىمەن، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دەپ ئۇنى ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا ۋە تاغىسىنىڭ بالىلىرىغا تەقسىم قىلىپ بەردى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 38 ـ باب

### ئۆزىنىڭ ئائىلىسىنى ۋە ئەۋلادلىرىنى، ئاق ـ قارىنى پەرق ئەتكەن باللىرىنى ۋە باشقا قول ئاستىدىكىلىرىنى الله غا بويسۇنۇشقا بۇيرۇش، چەكلەنگەن ئىشلارنى قىلىشتىن توسۇش ۋە ئۇلارغا ئەدەب ئۆگىتىشنىڭ ۋاجىبلىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَأْمُرْ أَهْلَكَ بِالصَّلاةِ وَاصْطَبِرْ عَلَيْهَا﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد!)

[1] سۈرە 267 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئائىلەڭدىكىلەرنى (ۋە ئۇممىتىڭنى) نامازغا بۇيرۇغىن، ئۆزەڭمۇ ئۇنى ئادا قىلىشقا چىداملىق بولغىن﴾[1] ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا قُوا أَنْفُسَكُمْ وَأَهْلِيكُمْ نَاراً﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! ئۆزەڭلارنى ۋە بالا ـ چاقاڭلارنى دوزاختىن ساقلاڭلار﴾[2].

298/1 ـ وعن أبي هريرةَ رضي اللّه عنه قال: أخذ الحسنُ بنُ عليٍّ رضي اللّه عنْهُما تَمْرةً مِنْ تَمرِ الصَّدقَةِ فَجعلهَا في فِيهِ فقال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «كِخْ كِخْ، إِرْمِ بِهَا، أَما عِلِمْتَ أَنَّا لا نأْكُلُ الصَّدقَةَ!؟» متفق عليه.

وفي روايةٍ: «إنا لا تَحِلُّ لنَا الصَّدقةُ» وقوله: «كِخْ كِخْ» يُقالُ بإسْكَانِ الخَاءِ، ويُقَالُ بكَسرِهَا مع التَّنْوِينِ وهيَ كلمةُ زَجْرٍ للصَّبِيِّ عن المُسْتَقذَرَاتِ، وكَانَ الحسنُ رضي اللّه عنه صبياً.

298/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەلىنىڭ ئوغلى ھەسەن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ سەدىقە قىلىنغان بىر خورمىنى ئېلىپ ئاغزىغا سالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تۈكۈر، تۈكۈر! ئۇنى ئاغزىڭدىن چىقار، سەن بىزنىڭ سەدىقە يېمەيدىغانلىقىمىزنى بىلمەمسەن؟» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «بىزگە سەدىقە ھالال بولمايدۇ» دېيىلگەن.

299/2 ـ وعن أبي حفصٍ عُمَر بن أبي سَلَمةَ عبدِ اللّه بنِ عبدِ الأَسد: ربيبِ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: كُنْتُ غُلاماً في حجْرِرسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وكَانَتْ يَدِي تَطِيشُ في الصَّحْفَةِ، فقال لي رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يا غُلامُ سمِّ اللّهَ تعالى، وَكُلْ بِيمِينِكَ، وكُل مِمَّا يليكَ" فَما زَالَتْ تِلْكَ طِعْمَتي بعْدُ». متفقٌ عليه.

«وتَطِيش»: تَدُورُفي نَواحِي الصَّفحَةِ.

299/2 ـ ئەبۇھەفسە ئۆمەر ئىبنى ئەبۇسەلەمە ئابدۇللاھ ئىبنى ئابدۇلئەسەد پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەربىيىلىگەن بالا ئىدى. الله ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن! ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھىمايىسىدىكى بالا ئىدىم. مەن تاۋاقلارنىڭ ھەممە يېرىدىن ئېلىپ يەيتتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «ئى بالا! الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلىغىن، ئوڭ قولۇڭ بىلەن يېگىن ۋە ئالدىڭدىن يېگىن» دېدى. شۇنىڭدىن كېيىن مېنىڭ تاماق يېيىشىم ھەمىشە شۇنداق بولدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

300/3 ـ وعن ابن عمَر رضي اللّه عنهما قال: سمعت رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «كُلُّكُمْ راعٍ، وكُلُّكُمْ مسئولٌ عنْ رعِيَّتِهِ، والأَمَامُ رَاعٍ، ومسئولٌ عَنْ رَعِيَّتِهِ،والرَّجُلُ رَاعٍ في أَهْلِهِ ومسئولٌ عَنْ رَعِيَّتِهِ، والمرْأَةُ راعِيةٌ في بيْتِ زَوْجها ومسئولة عنْ رعِيَّتِهَا، والخَادِمُ رَاعٍ في مالِ سيِّدِهِ ومسئولٌ عَنْ رَعِيَّتِهِ، فكُلُّكُمْ راعٍ ومسئولٌ عنْ رعِيتِهِ» متفقٌ عليه.

300/3 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادىچى ۋە

[1] سۈرە تاھا 132 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە تەھرىم 6 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

سىلەرنىڭ ھەممىڭلار ئۆز پادىلىرىڭلاردىن سوراق قىلىنىسىلەر، خەلىپىمۇ پادىچى، ئۇلار ئۆز پۇقرالىرىدىن سورىلىدۇ، ئەركىشىمۇ پادىچى ئۇ ئۆيدىكىلىرىدىن سورىلىدۇ، ئايال كىشىمۇ پادىچى ئۇ ئېرىنىڭ ئۆيدىكىلىرىدىن سورىلىدۇ ۋە خىزمەتچىمۇ پادىچى ئۇ خوجايىنىنىڭ ماللىرىدىن سورىلىدۇ، دېمەك سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادىچى ۋە ئۆز پادىلىرىڭلاردىن سورىلىسىلەر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

301/4 ـ وعن عمرو بن شُعْيب،عن أبيه، عن جَدِّهِ رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مُرُوا أَوْلادكُمْ بِالصَّلاةِ وهُمْ أَبْنَاءُ سبع سِنِينَ، واضْرِبُوهمْ علَيْهَا وَهُمْ أَبْنَاءُ عَشْرٍ، وفرَّقُوا بيْنَهُمْ في المَضَاجِعِ» حديثٌ حسن. رواه أبو داود بإسنادٍ حسنٍ.

301/4 ـ ئەمر ئىبنى شۇئەيب ئۆزىنىڭ چوڭ دادىسىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىدۇ: «باللىرىڭلار يەتتە ياشقا كىرگەندە ئۇلارنى نامازغا بۇيرۇڭلار، ئون ياشقا كىرگەندە ناماز ئوقۇمىسا ئۇلارنى ئۇرۇڭلار ۋە ياتىدىغان جايىنى ئايرىم قىلىڭلار». [ئەبۇداۋۇدتىن]

302/5 ـ وعن أبي ثُرِيَّةَ سَبْرَةَ بنِ مَعْبدٍ الجُهَنِيِّ رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «عَلِّمُوا الصَّبِيَّ الصَّلاةَ لِسَبْعِ سِنِينَ، وَاضْرِبُوهُ علَيْهَا ابْنَ عشْرِ سِنِينَ» حديث حسنٌ رواه أبو داود، والترمِذي وقال: حديث حسن.

302/5 ـ ئەبۇسەبرە ئىبنى مەئبەدىلجۇھەينىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «باللىرىڭلار يەتتە ياشقا كىرگەندە نامازنى ئۆگىتىڭلار، ئون ياشقا كىرگەندە ئوقۇمىسا ئۇرۇڭلار». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 39 ـ باب

## قوشنىلارنىڭ ھەققى ۋە ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَاعْبُدُوا اللّهَ وَلا تُشْرِكُوا بِهِ شَيْئاً وَبِالْوَالِدَيْنِ إِحْسَاناً وَبِذِي الْقُرْبَى وَالْيَتَامَى وَالْمَسَاكِينِ وَالْجَارِذِي الْقُرْبَى وَالْجَارِ الْجُنُبِ وَالصَّاحِبِ بِالْجَنْبِ وَابْنِ السَّبِيلِ وَمَا مَلَكَتْ أَيْمَانُكُمْ﴾ ﴿اللهقا ئىبادەت قىلىڭلار، ئۇنىڭغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەڭلار، ئاتا ـ ئاناڭلارغا، خىش ـ ئەقرىبالىرىڭلارغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، يېقىن ـ يىراق قوشنىغا، ياندىكى ھەمراھقا (سەپەرداشقا، ساۋاقداشقا)، مۇساپىرغا، قول ئاستىڭلاردىكى قۇل ـ چۆرىلەرگە ياخشىلىق قىلىڭلار﴾[1].

303/1 ـ وعن ابنِ عمرَ وعائشةَ رضي اللّه عنهما قَالا: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَا زَالَ جبْرِيلُ يُوصِينِي بِالجارِ حتَّى ظَنَنتُ أَنَّهُ سيُوَرِّثُهُ» متفقٌ عليه.

303/1 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر ۋە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جىبرىئىل ماڭا قوشنىلارنىمۇ مىراسخور قىلىپ قويارمىكىن، دېگەن

[1] سۈرە نىسا 36 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

گـۈمانغا كـېلىپ قـالغىدەك دەرىجـىدە قوشـنىلارغا ياخشـىلىق قىلىـش توغرىسـىدا نەسـىھەت قىلاتـتى» .
[بـىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

304/2 ـ وعن أبي ذرٍّ رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَا أَبَا ذرّ إِذا طَبَخْتَ مَرَقَةً، فَأَكْثِرْ مَاءَها، وتَعَاهَدْ جيرَانَكَ» رواه مسلم.

وفي رواية له عن أبي ذرّ قال: إن خليلي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَوْصَانِي: «إِذا طبخْتَ مَرَقاً فَأَكْثِرْ مَاءَهُ ثُمَّ انْظُرْ أَهْلَ بَيْتٍ مِنْ جيرانِكَ، فَأَصِبْهُمْ مِنْهَا بِمعْرُوفٍ».

304/2 ـ ئـەبۇزەر رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇدىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام ئۇنىڭغـا مۇنـداق دېگـەن: «ئـى ئـەبۇزەر! ئەگـەر سـەن شورپـا قايناتسـاڭ، ئۇنىـڭ سـۇيىنى كۆپـرەك قىـل ۋە قوشنىلىرىڭغا يەتكۈزگىن» . [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: مېنىڭ دوستۇم مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ماڭا تەۋسىيە قىلىپ: «ئەگەر شورپا قايناتسـاڭ، ئۇنىـڭ سـۇيىنى كۆپـرەك قىلغىــن، ئـاندىن قوشـنىلىرىڭنىڭ ئۆيىگـە قـارا، ئۇلارغىمـۇ ئـۇ شورپىدىن يەتكۈزگىن» دېيىلگەن.

305/3 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه أن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «واللّهِ لا يُؤْمِنُ، واللّهِ لا يُؤْمِنُ، واللّهِ لا يُؤْمِنُ» قِيلَ: منْ يارسولَ اللّهِ؟ قال: «الَّذي: لا يأْمنُ جارُهُ بَوَائِقَهُ» متفق عليه.

وفي رواية لمسلم: «لا يَدْخُلُ الجَنَّة مَنْ لا يأْمنُ جارُهُ بوَائِقهُ».

"الْبَوائِقُ" الْغَوَائِل وَالشُّرُورُ.

305/3 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىـنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگـەن: «اللە نـىڭ نـامى بىلـەن قەسـەمكى، مـۆمىن بولالمـايدۇ، اللە نـىڭ نـامى بىلـەن قەسـەمكى، مـۆمىن بولالمايدۇ، اللە نىڭ نـامى بىلـەن قەسـەمكى مـۆمىن بولالمـايدۇ» دېدى، كـىم ئـى اللە نـىڭ پـەيغەمبىرى؟ دەپ سورالغاندا، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام: «ئۇنـىڭ يامـان قـىلىقلىـرىدىن قوشـنىلىرى خاتىرجـەم بولالمىغـان كىشى» دېدى. [بـىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

مۇسلىمنىڭ رىۋايىتىدە: «يامـان قىلىقلىـرىدىن قوشـنىلىرى خاتىرجەم بولالمىغـان كىشى جەننەتكە كىرمەيدۇ» دېيىلگەن.

306/4 ـ وعنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَا نِسَاءَ الْمُسلِمَاتِ لا تَحْقِرَنَّ جارَةٌ لجارتِهَا وَلَوْ فِرْسَنَ شَاةٍ» متفقٌ عليه.

306/4 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىـنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگـەن: «ئـى مۇسـۇلمان ئاياللار! قوشـناڭلارغا قويـنىڭ پـاچىغىچىلىك نەرسـىنى سـۇنۇش بىلـەن بولسـىمۇ قوشنىدارچىلىق قىلىشنى كىچىك سانىماڭلار» . [بـىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

307/5 ـ وعنه أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا يَمْنَعْ جارٌ جارَهُ أَنْ يغْرِزَ خَشَبَةً في جِدارِهِ" ثُمَّ يَقُولُ أبو هريرة: مَالِي أَرَاكُمْ عنْهَا معْرِضِينَ، واللّهِ لأَرمينَّ بها بيْنَ أَكْتَافِكُمْ. متفقٌ عليه.

307/5 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىـنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگـەن: «بىـر ئـادەم ئـۆزىنىڭ تېمىغـا قوشنىسـىنىڭ ياغـاچ ئارتىۋېلىشـىنى چەكلىمىسـۇن» ئـاندىن

ئەبۇھۇرەيرە يەنە مۇنداق دەيدۇ: سەلەرگە نېمە بولدى؟ مەن سەلەرنىڭ بۇ سۈننەتتىن يۈز ئۆرىگىنىڭلارنى كۆرىۋاتىمەنغۇ، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن ئۇ سۈننەتنى سەلەرنىڭ زىممىڭلارغا يۈكلەيمەن (بۇ ئامانەتنى ئاراڭلارغا تاشلايمەن). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

308/6– وعنه أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ كَانَ يُؤْمِنُ باللَّهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ،فَلا يُؤْذِ جَارَهُ، وَمَنْ كَان يُؤْمِنُ بِاللَّهِ والْيَومِ الآخرِ، فَلْيكرِمْ ضَيْفهُ، وَمَنْ كَانَ يُؤْمنُ بِاللَّهِ وَالْيومِ الآخِرِ، فَلْيَقُلْ خَيْراً أَوْ لِيَسْكُتْ» متفقٌ عليه.

308/6 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى الله غا ۋە قىيامەت كۈنىگە ئىشەنسە قوشنىسىغا ئەزىيەت يەتكۈزمىسۇن ۋە كىمكى الله غا ۋە قىيامەتكە ئىشەنسە مېھمىنىنى ھۆرمەتلىسۇن ۋە كىمكى الله غا ۋە قىيامەتكە ئىشەنسە ياخشى سۆزلەرنى قىلسۇن ياكى جىم تۇرسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

309/7 ـ وعن أَبي شُريْح الخُزاعيِّ رضي اللَّه عنه أن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ كَانَ يُؤمِنُ بِاللَّهِ والْيوْمِ الآخِرِ، فَلْيُحسِنْ إِلى جارِهِ، ومنْ كَانَ يُؤْمِنُ بِاللَّهِ واليومِ الآخِرِ فَلْيُكْرِمْ ضَيْفهُ، ومنْ كانَ يؤمنُ باللَّهِ واليومِ الآخرِ فَلْيَقُلْ خَيْراً أَوْ لِيسْكُتْ» رواه مسلم بهذا اللفظ، وروى البخاري بعضه.

309/7 ـ ئەبۇشۇرەيھىل ئەل خۇزائىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى الله غا ۋە ئاخىرەتكە ئىشەنسە قوشنىلىرىغا ياخشىلىق قىلسۇن ۋە كىمكى الله غا ۋە ئاخىرەتكە ئىشەنسە مېھمىنىنى ھۆرمەتلىسۇن، كىمكى الله غا ۋە ئاخىرەتكە ئىشەنسە ياخشى سۆزلەرنى قىلسۇن ياكى جىم تۇرسۇن». [مۇسلىمدىن]

310/8 ـ وعن عائشة رضي اللَّه عنها قالت: قلت: يا رسول اللَّه إِنَّ لي جَارَيْنِ، فَإِلى أَيِّهما أُهْدِى؟ قال: «إِلى أَقْربهِما مِنْك باباً» رواه البخاري.

310/8 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنىڭ ھەقىقەتەن ئىككى قوشنام بار. ئۇ ئىككىسىنىڭ قايسىسىغا ھەدىيە قىلىمەن؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ ئىككىسىدىن ئىشىكى سىزگە يېقىنراقىغا» دېدى. [بۇخارىدىن]

311/9 ـ وعن عبدِ اللَّه بن عمر رضي اللَّه عنهما قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «خَيْرُ الأَصحاب عِنْدَ اللَّهِ تعالى خَيْرُهُمْ لصاحِبِهِ، وخَيْرُ الجيران عِنْدَ اللَّه تعالى خيْرُهُمْ لجارِهِ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن.

311/11 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله نىڭ نەزىرىدە ھەمراھلارنىڭ ياخشىسى ھەمراھلىرىغا ياخشى بولغانلىرىدۇر ۋە الله نىڭ نەزىرىدە قوشنىلارنىڭ ياخشىسى قوشنىلىرىغا ياخشى بولغانلىرىدۇر». [تىرمىزىدىن]

40 ـ باب

## ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش ۋە مېھرى ـ شەپقەت يەتكۈزۈش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَاعْبُدُوا اللَّهَ وَلا تُشْرِكُوا بِهِ شَيْئاً وَبِالْوَالِدَيْنِ إِحْسَاناً وَبِذِي الْقُرْبَى وَالْيَتَامَى وَالْمَسَاكِينِ وَالْجَارِذِي الْقُرْبَى وَالْجَارِ الْجُنُبِ وَالصَّاحِبِ بِالْجَنْبِ وَابْنِ السَّبِيلِ وَمَا مَلَكَتْ أَيْمَانُكُمْ﴾ ﴿اللهغا ئىبادەت قىلىڭلار، ئۇنىڭغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەڭلار، ئاتا ـ ئانائاڭلارغا، خىش ـ ئەقرىبالىرىڭلارغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، يېقىن قوشنىغا، يىراق قوشنىغا، ياندىكى ھەمراھقا (يەنى سەپەرداشقا، ساۋاقداشقا) مۇساپىرغا، قول ئاستىڭلاردىكى قۇل ـ چۆرىلەرگە ياخشىلىق قىلىڭلار﴾[1] ﴿وَاتَّقُوا اللَّهَ الَّذِي تَسَاءَلُونَ بِهِ وَالأَرْحَامَ﴾ ﴿بىر ـ بىرىڭلاردىن نەرسە سورىغاندا نامى بىلەن سورايدىغان الله دىن قورقۇڭلار، سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويۇشتىن ساقلىنىڭلار﴾[2] ﴿وَالَّذِينَ يَصِلُونَ مَا أَمَرَ اللَّهُ بِهِ أَنْ يُوصَلَ﴾ ﴿ئۇلار الله نىڭ خىش ـ ئەقرىبالارىغا سىلە ـ رەھىم قىلىشتىن ئىبارەت ئەمرىنى بەجا كەلتۈرىدۇ﴾[3] ﴿وَوَصَّيْنَا الأِنْسَانَ بِوَالِدَيْهِ حُسْناً﴾ ﴿ئىنسانىنى ئاتا ـ ئانىسىغا ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرۇدۇق﴾[4] ﴿وَقَضَى رَبُّكَ أَلاَّ تَعْبُدُوا إِلاَّ إِيَّاهُ وَبِالْوَالِدَيْنِ إِحْسَاناً إِمَّا يَبْلُغَنَّ عِنْدَكَ الْكِبَرَ أَحَدُهُمَا أَوْ كِلاهُمَا فَلا تَقُلْ لَهُمَا أُفٍّ وَلا تَنْهَرْهُمَا وَقُلْ لَهُمَا قَوْلاً كَرِيماً . وَاخْفِضْ لَهُمَا جَنَاحَ الذُّلِّ مِنَ الرَّحْمَةِ وَقُلْ رَبِّ ارْحَمْهُمَا كَمَا رَبَّيَانِي صَغِيراً﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭ پەقەت ئۇنىڭ ئۆزىگىلا ئىبادەت قىلىشىڭلارنى ۋە ئاتا ـ ئاناڭلارغا ياخشىلىق قىلىشىڭلارنى تەۋسىيە قىلدى. ئۇلارنىڭ بىرى، يا ئىككىلىسى سېنىڭ قول ئاستىڭدا بولۇپ ياشىنىپ قالسا، ئۇلارغا ئوھوي دېمىگىن (يەنى مالاللىقنى بىلدۈرىدىغان شۇنچىلىك سۆزنىمۇ قىلمىغىن)، ئۇلارنى دۈشكەللىمىگىن، ئۇلارغا ھۆرمەت بىلەن يۇمشاق سۆز قىلغىن. ئۇلارغا كامالىي مېھرىبانلىقتىن ناھايىتى كەمتەر مۇئامىلىدە بولغىن، ۋە «ئى پەرۋەردىگارىم! ئۇلار مېنى كىچىكلىكىمدە تەربىيىلىگىنىدەك ئۇلارغا مەرھەمەت قىلغىن» دېگىن﴾[5] ﴿وَوَصَّيْنَا الأِنْسَانَ بِوَالِدَيْهِ حَمَلَتْهُ أُمُّهُ وَهْناً عَلَى وَهْنٍ وَفِصَالُهُ فِي عَامَيْنِ أَنِ اشْكُرْ لِي وَلِوَالِدَيْكَ﴾ ﴿ئىنسانىنى ئاتا ـ ئانىسىغا ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرىدۇق. ئانىسى ئۇنى (قورسىقىدا) ئۇستى ـ ئۇستىگە ئاجىزلىق بىلەن كۆتۈردى. ئىككى يىلدا ئۇنى ئەمچەكتىن ئايرىدى. (ئى ئىنسان!) ماڭا ۋە ئاتا ـ ئاناڭغا شۈكۈر قىلغىن﴾[6].

312/1 ـ عن أبي عبد الرحمن عبد اللَّه بن مسعود رضي اللَّه عنه قال: سألتُ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: أيُّ الْعملِ أَحبُّ إِلى اللَّهِ تَعالى؟ قال: «الصَّلاةُ على وقْتِهَا» قُلْتُ: ثُمَّ أَيُّ؟ قال: «بِرُّ الْوَالِدَيْنِ» قلتُ: ثُمَّ أَيُّ؟ قال: «الجِهَادُ في سبِيل اللَّهِ» متفقٌ عليه.

**312/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: الله تائالاغا قايسى ئەمەل سۆيۈملۈكرەك؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

[1] سۈرە نىسا 36 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە نىسا 1 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە رەئد 21 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە ئەنكەبۇت 8 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] سۈرە ئىسرا 23 ـــ 24 ـ ئايەتلەر.
[6] سۈرە لوقمان 14 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

«ۋاقتىدا ئوقۇلغان ناماز» دېدى. مەن: ئاندىن قالسىچۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش» دېدى. مەن: ئاندىن قالسىچۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله يولىدا جىھاد قىلىش» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

313/2 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يَجْزِي ولَدٌ والِداً إلاَّ أنْ يَجِدَهُ مملُوكاً، فَيَشْتَرِيَهُ، فَيَعْتِقَهُ» رواه مسلم.

**313/2 ـ** ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بالا ئاتىنىڭ قىلغان ياخشىلىقىنى قايتۇرالمايدۇ. پەقەت بالا ئاتىسىنى قۇل ھالىتىدە تاپسا ۋە ئۇنى سېتىۋېلىپ ئازاد قىلسا، ئاندىن قىلغان ياخشىلىقىنى قايتۇرالايدۇ». [مۇسلىمدىن]

314/3 ـ وعنه أيضاً رضي اللّه عنه أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ كَانَ يُؤْمِنُ باللّهِ والْيومِ الآخِرِ، فَلْيُكرِمْ ضَيْفَهُ، ومَنْ كانَ يُؤْمِنُ باللّهِ والْيوم الآخِر، فَلْيصلْ رَحِمَهُ، وَمَنْ كَانَ يُؤْمِنُ باللّه وَالْيوْمِ الآخِرِ، فلْيقُلْ خيراً أَوْ لِيَصمُتْ» متفقٌ عليه.

**314/3 ـ** ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى الله غا ۋە ئاخىرەتكە ئىشەنسە مېھمىنىنى ھۆرمەت قىلسۇن ۋە كىمكى الله غا ۋە ئاخىرەتكە ئىشەنسە سىلە ـ رەھىم قىلىشنى داۋام قىلسۇن ۋە كىمكى الله غا ۋە ئاخىرەتكە ئىشەنسە ياخشى سۆزلەرنى قىلسۇن ياكى جىم تۇرسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

315/4 ـ وعنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ اللّه تَعَالى خَلَقَ الخَلْقَ حَتَّى إذَا فَرَغَ مِنْهُمْ قَامَتِ الرَّحِمُ، فَقَالَتْ: هذا مُقَامُ الْعَائِذِ بِكَ مِنَ الْقَطِيعةِ، قال: نَعَمْ أمَا تَرْضينَ أنْ أصِلَ مَنْ وَصَلَكِ، وَأَقْطَعَ مَنْ قَطَعَكِ؟ قالت: بَلَى، قال فذلِكَ، ثم قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: اقرءوا إنْ شِئْتُمْ: ﴿فهَل عَسَيْتُمْ إن تَوَلَّيتُم أنْ تُفسِدُوا في الأَرْضِ وتُقطِّعُوا أَرْحامكُمْ أُولَئِكَ الذين لَعَنَهُم اللَّهُ فأَصَمَّهُمْ وَأَعْمَى أبْصَارَهُمْ﴾ متفقٌ عليه.

وفي رواية للبخاري: فقال اللّه تعالى: «منْ وَصلَكِ، وَصلْتُهُ، ومنْ قَطَعكِ قطعتُهُ».

**315/4 ـ** ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله تائالا ھەقىقەتەن بارلىق مەخلۇقاتلارنى يارىتىپ بولغاندىن كېيىن تۇغقاندارچىلىق ئورنىدىن تۇرۇپ (ئى الله!) بۇ ئورۇن بولسا سېنىڭ نامىڭ بىلەن تۇغقاندارچىلىقنى ئۈزۈشتىن پاناھ تىلىگۈچى كىشىنىڭ ئورنىمۇ؟ دېدى. الله: «شۇنداق، سېنى يەتكۈزگەن كىشىگە رەھمەت يەتكۈزسەم ۋە سېنى ئۈزگەن كىشىدىن رەھمىتىمنى ئۈزسەم رازى بولامسەن» دېدى. ئۇ: شۇنداق، رازى بولىمەن، دېدى. الله: بۇ ئىلتىپات ساڭا خاستۇر، دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر خالىساڭلار بۇنى ئوقۇڭلار» دېدى. ﴿سىلەر (ئىسلام) دىن يۈز ئۆرىسەڭلار، زېمىندا بۇزغۇنچىلىق قىلارسىلەرمۇ ۋە سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويارسىلەرمۇ؟ ئەنە شۇنداق كىشىلەرنى الله رەھمىتىدىن يىراق قىلدى، ئۇلارنى (ھەقنى ئاڭلاشتىن) گاس قىلدى. (ھىدايەت يولىنى كۆرۈشتىن) كور قىلدى﴾[1]». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

[1] سۈرە مۇھەممەد 22 ـــ 23 ـ ئايەتلەر.

ئىمام بۇخارىنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: الله: كىمكى سېنى يەتكۈزسە، ئۇنىڭغىمۇ يەتكۈزىمەن، كىمكى سېنى ئۈزسە، ئۇنىڭدىنمۇ ئۈزىمەن، دېيىلگەن.

316/5 ـ وعنه رضي اللّه عنه قال: جَاءَ رَجُلٌ إلى رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: يارسول اللّه مَنْ أَحَقُّ النَّاسِ بِحُسنِ صَحَابَتِي؟ قال: «أُمُّكَ» قال: ثُمَّ منْ؟ قال: «أُمُّكَ» قال: ثُمَّ مَنْ؟ قال: «أُمُّكَ» قال: ثُمَّ مَنْ؟ قال: «أَبُوكَ» متفقٌ عليه.

وفي رواية: يا رسول اللّه مَنْ أَحَقُّ الناس بِحُسْنِ الصُّحْبَةِ؟ قال: «أُمُّكَ ثُمَّ أُمُّكَ، ثُمَّ أُمُّكَ، ثمَّ أَباكَ، ثُمَّ أَدْنَاكَ أَدْنَاكَ».

«والصَّحابة» بمعنى: الصُّحبةِ. وقوله: «ثُمَّ أَباك» هَكَذا هو منصوب بفعلٍ محذوفٍ، أي ثم برَّ أَباك وفي رواية: «ثُمَّ أَبُوكَ» وهذا واضح.

316/5 ـ بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا ياخشى ھەمراھ بۇلۇشقا ئەڭ لايىق كىشى كىم؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاناڭ» دېدى. ئۇ كىشى: ئاندىن كېيىنچۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاناڭ» دېدى. ئۇ كىشى: ئاندىن كېيىنچۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاناڭ» دېدى. ئۇ كىشى: ئاندىن كېيىنچۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاتاڭ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا ياخشى ھەمراھ بولۇشقا ئەڭ لايىق كىشى كىم؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاناڭ، ئاندىن ئاناڭ، ئاندىن ئاناڭ، ئاندىن ئاتاڭ، ئاندىن يېقىنلىرىڭ، يېقىنلىرىڭ» دېدى، دېيىلگەن.

317/6 ـ وعنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «رغِمَ أَنْفُ، ثُم رغِم أَنْفُ، ثُمَّ رَغِمَ أنف مَنْ أَدركَ أَبَوَيْهِ عِنْدَ الْكِبرِ، أَحدُهُمَا أَوْ كِلاهُما، فَلَمْ يدْخلِ الجَنَّةَ» رواه مسلم.

317/6 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاتا ـ ئانىسى ياكى ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرى قېرىلىق ھالەتكىچە ياشىغان بولسىمۇ ئۇلارنىڭ رازىلىقىنى ئېلىپ جەننەتكە كىرەلمىگەن كىشىنىڭ بۇرنى توپىغا مىلىنىپ كەتسۇن[1]، بۇرنى توپىغا مىلىنىپ كەتسۇن، بۇرنى توپىغا مىلىنىپ كەتسۇن!». [مۇسلىمدىن]

318/7 ـ وعنه رضي اللّه عنه أن رجلاً قال: يا رسول اللّه إنَّ لي قَرابَةً أَصِلُهُمْ وَيَقْطَعُوني، وَأُحسِنُ إِلَيْهِمِ وَيُسيئُونَ إِليَّ، وأَحْلُمُ عنهُمْ وَيَجْهلُونَ عليَّ، فقال: «لَئِنْ كُنْت كما قُلْتَ، فَكَأَنَّمَا تُسِفُّهُمُ المَلَّ، ولا يَزَالُ معكَ مِنَ اللّهِ ظهيرٌ عَلَيْهِمْ ما دمْتَ عَلَى ذَلكَ» رواه مسلم.

«وتسِفُّهُمْ» بضم التاءِ وكسرِ السين المهملةِ وتشديد الفاءِ. «والمَلُّ» بفتح الميم، وتشديد اللام وهو الرَّماد الحارُّ: أيْ كأَنَّمَا تُطْعِمُهُمْ الرَّماد الحارَّ وهُو تَشبيهٌ لِما يلْحَقُهمْ مِنَ الإثم بما يَلْحقُ آكِلَ الرَّمادِ مِنَ الألم، ولا شيْءَ على المُحْسِنِ إِلَيْهِمْ، لَكِنْ يَنَالُهُمْ إِثْمٌ عَظيمٌ بتَقْصيرهِم في حَقِه، وإِدخَالِهِمُ الأَذَى عَلَيْهِ، واللّه أعلم.

[1] بۇ ئەرەبلەرنىڭ كىنايە گېپى بولۇپ، خار ـ زار بولسۇن دېگەن مەنىدە.

**318/7** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىركىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن يېقىنلىرىمغا سىلە ـ رەھىمنى يەتكۈزسەم ئۇلار مەندىن يىراقلىشىدۇ، ياخشىلىق قىلسام ئۇلار ماڭا يامانلىق قىلىدۇ، مۇلايىملىق قىلسام ئۇلار ماڭا قوپاللىق قىلىۋاتىدۇ، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر سەن دېگەندەك بولسا گوياكى ئەمەلىيەتتە سەن ئۇلارغا ئوتنىڭ چوغىنى يېگۈزگەندەك بولىۋېسەن ۋە داۋاملىق شۇ ھالەتتە بولساڭ الله تەرەپتىن سەن ئۈچۈن ئۇلارغا قارشى بىر ياردەمچى بولىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

319/8 ـ وعن أنسٍ رضي اللَّه عنه أن رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ أحبَّ أنْ يُبْسَطَ له في رزقِهِ، ويُنْسأَ لَهُ في أثرِهِ، فَلْيصِلْ رحِمهُ» متفقٌ عليه.

ومعْنى "ينسأ لَهُ في أَثَرِه": أيْ: يؤخر له في أجلهِ وعُمُرِهِ.

**319/8** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى رىزقىنىڭ كەڭ بولۇشىنى ۋە ئۆمرىنىڭ ئۇزۇن بولۇشىنى ياخشى كۆرسە، سىلە ـ رەھىمنى يەتكۈزۈپ تۇرسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

320/9 ـ وعنه قال: كان أبُو طَلْحَة أكْثَر الأنصار بِالْمَدِينَةِ مَالاً مِنْ نَخْلٍ، وكان أحبُّ أمْوَالِهِ بيرْحَاءَ، وكَانتْ مُسْتَقْبِلَة المَسْجِدِ، وكَان رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يدْخُلُهَا، ويَشْرَب مِنْ ماءٍ فيها طَيِّبٍ، فَلمَّا نَزَلَتْ هذِهِ الآيةُ: ﴿لَنْ تَنَالُوا الْبِرَّ حَتَّى تُنْفِقُوا مِمَّا تُحِبُّونَ﴾ قام أبُو طَلْحة إلى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: يا رسولَ اللَّه إنَّ اللَّه تَبَارَك وتعالى يقول: ﴿لَنْ تَنَالُوا الْبِرَّ حَتَّى تُنْفِقُوا مِمَّا تُحِبُّونَ﴾ وَإنَّ أحب مالي إليَّ بيَرْحَاءَ، وإنَّهَا صَدقَةٌ للَّهِ تعالى، أرجُو بِرَّهَا وذُخْرهَا عِنْد اللَّه تعالى، فَضَعْهَا يا رسول اللَّه حيثُ أراكَ اللَّه. فقال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «بَخٍ، ذلِكَ مالٌ رابحٌ، ذلِكَ مالٌ رابحٌ، وقَدْ سَمِعْتُ ما قُلتَ، وإنِّي أرى أنْ تَجْعَلَهَا في الأقْرِبين» فقال أبُو طَلْحة: أفعلُ يا رسول اللَّه، فَقَسَمهَا أبُو طَلْحة في أقارِبِهِ وبني عمِّهِ. متفقٌ عليه.

وَسبق بَيَانُ ألْفَاظِهِ في بابِ الإنْفَاقِ مِمَّا يُحِب.

**320/9** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەبۇتەلھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مەدىنىدىكى ئەنسارىلارنىڭ ئىچىدە خورمىلىق بېغى ئەڭ كۆپ كىشى ئىدى ۋە ماللىرىنىڭ ئىچىدىكى ئەبۇتەلھەنىڭ ئەڭ ياخشى كۆرىدىغىنى پەيغەمبەر مەسچىتىگە قاراپ تۇرىدىغان "بەيرەھا" دېگەن بېغى ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ باغقا كىرىپ باغنىڭ تاتلىق سۈيىنى ئىچەتتى. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بۇ ئايەت نازىل بولغان چاغدا ﴿ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلاردىن سەرپ قىلمىغىچە ھەرگىز ياخشىلىققا ئېرىشەلمەيسىلەر﴾[1] ئەبۇتەلھە ئورنىدىن تۇرۇپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! الله تائالا ساڭا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى ۋە الله نىڭ دەرگاھىدا ئەسقاتىدىغان مال بولۇشىنى ئۈمىد قىلىپ ئۇنى سەدىقە قىلىمەن. ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇنى الله ساڭا كۆرسەتكەن يەرگە ئىشلەتكىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھاي! ھاي! نېمىدېگەن پايدىلىق! نېمىدېگەن پايدىلىق مال بۇ! مەن سېنىڭ دېگەن سۆزۈڭنى ئاڭلىدىم. مەن ئۇنى ئۆز يېقىنلىرىڭغا بېرىشىڭنى لايىق كۆرىمەن» دېدى. ئەبۇتەلھە:

[1] سۈرە ئال ئىمران 92 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

شۇنداق قىلمىغىن ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دەپ ئۇنى ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا ۋە تاغىسىنىڭ بالىلىرىغا تەقسىم قىلىپ بەردى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

321/10 ـ وعن عبد اللَّه بن عمرو بن العاص رضي اللَّه عنهما قال: أَقْبلَ رجُلٌ إِلى نَبِيِّ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فقال: أُبايعُكَ على الهجرةِ وَالجِهَادِ أَبتَغِي الأَجرَ مِنَ اللَّه تعالى. قال: «فهَلْ مِنْ والدِيْكَ أَحدٌ حَيٌّ؟» قال: نعمْ بل كِلاهُما قال: «فَتَبْتَغِي الأَجْرَ مِنَ اللَّه تعالى؟» قال: نعمْ قال: «فَارْجِعْ إِلى والدِيْكَ، فَأَحْسِنْ صُحْبَتَهُما. متفقٌ عليه. وهذا لَفْظُ مسلمٍ.

وفي روايةٍ لهُما: جاءَ رجلٌ فاسْتَأْذَنُه في الجِهَادِ فقال: «أَحيٌّ والِداكَ؟» قال: نَعَمْ، قال: «ففِيهِما فَجاهِدْ».

321/10 ـ ئابدۇللاھئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قاراپ: مەن الله تائالادىن ئەجىر تەلەپ قىلىپ ساڭا ھىجرەت قىلىشقا ۋە جىھاد قىلىشقا بەيئەت قىلىمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سېنىڭ ئاتا ـ ئاناڭدىن بىرەرسى ھاياتمۇ؟» دېدى. ئۇ كىشى: ھەئە، ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى ھايات، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن الله تائالادىن ئەجىر تەلەپ قىلامسەن؟» دېدى. ئۇ كىشى: ھەئە، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن ئاتا ـ ئاناڭنىڭ يېنىغا قايتقىن، ئۇلارغا ياخشى ھەمراھ بولغىن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: بىر كىشى جىھاد قىلىشقا رۇخسەت سوراپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سېنىڭ ئاتا ـ ئاناڭ ھاياتمۇ؟» دېدى. ئۇ كىشى: ھەئە، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ ئىككىسىنىڭ خىزمىتىنى قىلىش ئارقىلىق جىھاد قىلغىن»[1] دېدى، دېيىلگەن.

322/11 ـ وعنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: لَيْسَ الْواصِلُ بِالْمُكافِئِ وَلكِنَّ الواصِلَ الَّذي إِذا قَطَعتْ رَحِمُهُ وصلَهَا» رواه البخاري.

322/11 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىرگە بىرنى ئۇدۇللاپ قىلغۇچى تۇغقاندارچىلىقنى يەتكۈزگۈچى ئەمەس، ھەقىقەتەن تۇغقاندارچىلىقنى يەتكۈزگۈچى باشقىلار ئۈزۈپ قويسىمۇ ئۇلارغا تۇغقاندارچىلىقنى يەتكۈزۈپ تۇرىدىغان كىشىدۇر». [بۇخارىدىن]

323/12 ـ وعن عائشة قالت: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الرَّحمُ مَعَلَّقَةٌ بِالعَرْشِ تَقُولُ: مَنْ وصلني وَصَلَهُ اللَّه، وَمَن قَطَعَني، قَطعَهُ اللَّه» متفقٌ عليه.

323/12 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مېھرى ـ شەپقەت ئەرشكە ئېسىقلىق بولۇپ، ئۇ: مېنى كىم يەتكۈزسە، الله ئۇنىڭغا مېنى يەتكۈزىدۇ ۋە مېنى كىم ئۈزۈپ قويسا، الله ئۇنىڭدىن مېنى ئۈزىدۇ، دەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

---

[1] جىھاد ئىككى تۈرلۈك بولۇپ بىرىنچىسى؛ مۇسۇلمانلارنىڭ زېمىنىدىن بىر غېرىچ يەرنى باشقىلار بېسىۋالغاندا، جىھاد پەرزئەين بولىدۇ. بۇ چاغدا ھەر قانداق شارائىت ئاستىدا جىھادقا چىقىش پەرزئەيندۇر. ئىككىنچىسى؛ مۇسۇلمانلار باشقا ئەللەرگە دىن تارقىتىش ئۈچۈن قىلىدىغان جىھاد بولۇپ بۇ پەرز كۇپايىدۇر. بۇ چاغدا ياشانغان ئاتا ـ ئانىلىرىنىڭ خىزمىتىنى قىلىسمۇ جىھاد قىلغانىنىڭ ساۋابى يېزىلىدۇ.

324/13 ـ وعن أُمِّ المُؤْمِنِينَ ميمُونَةَ بنْتِ الحارِثِ رضي اللَّه عنها أنَّهَا أعتقَتْ وليدةً وَلَم تَستأْذِنِ النَّبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فلَمَّا كانَ يومهَا الَّذي يدورُ عَلَيْهَا فِيه، قالت: أشعرت يا رسول اللَّه إِنِّي أعْتَقْتُ وليدتي؟ قال: «أوَ فعلْتِ؟" قالت: نَعمْ قال: «أما إِنَّكِ لو أعْطَيتهَا أخوالَكِ كان أعظَمَ لأجرِكِ" متفقٌ عليه.

**324/13 ـ** مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى مەيمۇنە بىنتى هارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سورىماي دىدەكنى ئازاد قىلىۋەتتى، ئاياللىرىغا تەقسىم قىلغان كۈنلەردىن مەيمۇنەنىڭ نۆۋىتى كەلگەن چاغدا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سەزمىدىڭىزمۇ مەن دىدەكىمنى ئازاد قىلىۋەتتىم، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «راست شۇنداق قىلدىڭىزمۇ؟» دېدى. ئۇ: ھەئە، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر ئۇنى تاغىلىرىڭىزغا بەرگەن بولسىڭىز سىزگە تېخىمۇ كاتتا ئەجىر بولاتتى» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

325/14 ـ وعن أَسْمَاءَ بنْتِ أَبي بكْرٍ الصِّدِّيقِ رضي اللَّه عنهما قالت: قَدِمتْ عليَّ أُمِّي وهِي مُشركة في عهْدِ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَاسْتَفْتَيْتُ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قلتُ: قَدِمتْ عَليَّ أُمِّى وَهِي راغبةٌ، أفأَصِلُ أُمِّي؟ قال: «نَعمْ صِلي أُمَّكِ» متفق عليه.

وقولها: «راغِبةٌ» أي: طَامِعةٌ عِندي تَسْأَلُني شَيْئاً، قِيلَ: كَانَت أُمُّهَا مِنْ النَّسبِ، وقِيل: مِن الرَّضاعةِ والصحيحُ الأول.

**3254/14 ـ** ئەبۇبەكرى سىددىقنىڭ قىزى ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زامانىسىدا ئانام مېنى يوقلاپ كەلدى. ئۇ تېخى ئىسلامغا كىرمىگەن ئىدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن پەتىۋا سوراپ: ئانام مېنىڭ قېشىمغا مەندىن بىر نەرسە تاما قىلىپ كەپتۇ، ئانامغا تۇغقانچىلىقنى يەتكۈزەمدىم؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شۇنداق، ئانىڭىزغا تۇغقاندارچىلىقنى يەتكۈزۈڭ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

326/15 ـ وعن زينب الثقفِيَّةِ امْرأَةِ عبدِ اللَّهِ بن مسعودٍ رضي اللَّه عنه وعنها قالت: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «تَصدَّقنَ يا مَعْشَرَ النِّسَاءِ ولَو مِن حُلِيِّكُنَّ" قالت: فَرجعتُ إِلى عبدِ اللَّه ابنِ مسعودٍ فقلتُ له: إِنَّك رجُلٌ خَفِيفُ ذَاتَ اليَدِ وإِنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قدْ أمرنا بالصدقةِ، فأْتِه فاسأَلْهُ، فإِن كان ذلك يُجْزِئُ عنِّي وَإِلاَّ صَرَفْتُهَا إِلى غيركُمْ. فقال عبدُ اللَّهِ: بَلِ ائتِيهِ أنتِ، فانطَلَقْتُ، فَإِذا امْرأَةٌ مِن الأَنْصارِ بِبابِ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حاجَتي حاجتُهَا، وكان رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قد أُلقِيتْ علَيهِ المهابةُ. فَخَرج علينا بلالٌ، فقُلنَا له: ائْتِ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَأَخْبِرْهُ أَنَّ امْرأَتَيْنِ بِالبَابِ تَسأَلانِكَ: أتُجزِئُ الصَّدَقَةُ عنْهُمَا على أزواجِهِما وَعلى أيتَامٍ في حُجُورِهِمَا؟ وَلا تُخْبِرهُ منْ نَحنُ، فَدَخل بِلالٌ علَى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَسأَلَهُ،

فقال لهُ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم «من هما؟» قَالَ: امْرأَةٌ مِنَ الأَنصارِ وَزَيْنبُ. فقالَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم «أيُّ الزَّيانِبِ هِي؟» قال: امرأَةُ عبدِ اللَّهِ، فقال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَهُمَا أجْرانِ: أجْرُ القرابةِ وَأَجْرُ الصَّدَقةِ» متفقٌ عليه.

**326/15** ـ زەينەب سەقەفىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئاياللار گۇرۇھى! زىنىنەت بۇيۇملىرىڭلاردىن بولسىمۇ سەدىقە قىلىڭلار» دېگەندە، مەن ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قېشىغا قايتىپ بېرىپ: سەن بولساڭ ھەقىقەتەن ئاجىز، قولۇڭ قىسقا ئادەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى سەدىقە قىلىشقا بۇيرىدى. سەن بېرىپ شۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سوراپ باققىن، ئەگەر ئۇ سەدىقىنى سىلەرگە بەرسەم بولامدۇ، بولمامدۇ؟ ئەگەر بولمىسا باشقىسىغا بېرىمەن، دېدىم. ئابدۇللاھ: ئۆزەڭ بېرىپ سورا، دېدى. مەن باردىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىشىكىدە ئەنسارىلاردىن بىر ئايال بار ئىكەن، ئۇنىڭ سورىماقچى بولغىنىمۇ مېنىڭكىگە ئوخشاش ئىكەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناھايىتى ھەيۋەتلىك كىشى ئىدى. بىلال بىز تەرەپكە چىقىپ قالدى. بىز ئۇنىڭغا: سەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كىرىپ ئىشىك ئالدىدا ئىككى ئايال سەدىقىلەرنى ئەرلىرىگە ۋە ئۆيلىرىدىكى ئۆگەي باللارغا بەرسە دۇرۇس بولامدۇ، بولمامدۇ؟ دەپ سوراۋاتىدۇ، بىراق بىزنىڭ كىملىكىمىزنى دېمىگىن، دېدۇق. بىلال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كىرىپ سورىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇلار كىم؟» دېدى. بىلال: ئەنسارىلاردىن بىر ئايال ۋە زەينەب، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ قايسى زەينەب؟» دېدى. بىلال: ئابدۇللاھنىڭ ئايالى، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ ئىككىسىگە ئىككى ئەجىر باردۇر. بىرى: يېقىنلىرىغا سەرپ قىلغانلىقنىڭ ئەجرى ۋە يەنە بىرى: سەدىقە قىلغانلىقنىڭ ئەجرى» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**327/16** ـ وعن أبي سُفْيان صخْر بنِ حربٍ رضي اللَّه عنه في حديثِهِ الطَّويل في قصَّةِ هِرقل أَنَّ هِرقْلَ قال لأَبي سفْيان: فَماذَا يأْمُرُكُمْ بِهِ؟ يَعْني النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: قلت: يقولُ: «اعْبُدُوا اللَّهَ وَحدَهُ، ولا تُشْرِكُوا بِهِ شَيْئاً، واتْرُكُوا ما يقُولُ آباؤُكمْ، ويأْمُرُنَا بالصَّلاةِ، والصِّدْقِ، والعفَافِ، والصِّلَةِ» متفقٌ عليه.

**327/16** ـ ئەبۇسۇفيان سەخرە ئىبنى ھەرب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھىرەقل قىسسىسىدىكى ئۇزۇن ھەدىسىدە ھىرەقل، ئەبۇسۇفياندىن: پەيغەمبىرىڭلار سىلەرنى نېمىگە بۇيرۇيدۇ؟ دېگەندە. مەن: پەيغەمبىرىمىز، بىزگە بىر الله غا ئىبادەت قىلىڭلار، الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەڭلار، سىلەرنىڭ ئاتا ـ بوۋاڭلار دەۋاتقان نەرسىلەرنى تاشلاڭلار، دەيدۇ. ھەم بىزنى ناماز ئوقۇشقا، راستچىل بولۇشقا، ئىپپەتلىك بولۇشقا ۋە يېقىنلىرىمىزغا سىلە ـ رەھىم قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، دېدىم. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**328/17** ـ وعن أبي ذر رضي اللَّه عنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّكُم ستفْتَحُونَ أَرْضاً يُذْكَرُ فِيهَا القِيرَاطُ». وفي روايةٍ: «ستفْتَحُونَ مصْر وهِي أَرْضٌ يُسَمَّى فِيها القِيراطُ، فَاستَوْصُوا بِأَهْلِها خيْراً، فَإِنَّ لَهُمْ ذِمة ورحِماً». وفي روايةٍ: «فإِذا افْتَتَحْتُموها، فَأَحْسِنُوا إِلى أَهْلِهَا، فَإِنَّ لَهُم ذِمَّةً ورحِماً» أَو قال «ذِمَّةً وصِهراً» رواه مسلم. قال العُلَماءُ: الرَّحِمُ التي لهُمْ كَوْنُ هَاجَر أُمُّ إِسْماعِيلَ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِنْهِمْ. «والصِّهْرُ»: كونُ مارِية أُمِّ إِبراهِيمَ ابنِ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم منهم.

**328/17** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر يات ئاردا قىيرات سۆزى ئىشلىتىدىغان زېمىننى فەتھ قىلىسىلەر».

يەنە بىر رىۋايەتتە: «سىلەر پات ئارىدا مىسىرنى فەتھ قىلىسىلەر، ئۇ مىسىر قىيرات دېگەن سۆز تىلغا ئېلىنغان جايدۇر. سىلەر ئۇنىڭ ئەھلىگە ياخشىلىق قىلىڭلار، چۈنكى ئۇلارنىڭ سىلەر بىلەن باغلىنىشلىقى ۋە تۇغقاندارچىلىقى باردۇر» دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئەگەر سىلەر ئۇ زېمىننى ئازاد قىلساڭلار ئۇنىڭ ئەھلىگە ياخشىلىق قىلىڭلار، ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ سىلەر بىلەن باغلىنىشلىقى ۋە تۇغقاندارچىلىقى باردۇر. ياكى سىلەر بىلەن باغلىنىشلىقى ۋە قۇدا ـ باجىلىقى باردۇر» دېيىلگەن. [مۇسلىمدىن]

ئۆلىمالار مۇنداق دېدى: تۇغقاندارچىلىقنىڭ بولۇشى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى ھاجەر نىڭ مىسىر ئەھلىدىن بولغانلىقىدىندۇر. قۇدىچىلىقنىڭ بولۇشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ئىبراھىمنىڭ ئانىسى مارىيە مىسىر ئەھلىدىن بولغانلىقىدىندۇر.

329/18 ـ وعن أبي هريرة رضي اللَّه عنه قال: لما نزلَتْ هذِهِ الآيَةُ: ﴿وَأَنْذِرعشِيرتكَ الأَقربِينَ﴾ دعارسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قُرَيْشًا فاجْتَمعُوا فَعَمَّ، وخَصَّ وقال: «يا بَنِي عبدِ شَمسٍ، يا بني كَعْب بنِ لُؤَي، أنقِذُوا أَنْفُسَكُمْ مِنَ النَّارِ، يَا بني مُرَّةَ بنِ كعبٍ، أَنْقِذُوا أَنفُسَكُمْ مِن النَّار، يا بني عبْدِ مَنَافٍ، أَنْقِذُوا أَنْفُسَكُمْ مِنَ النَّارِ، يا بَني هاشِمٍ أَنقِذُوا أَنْفُسكُمْ مِنَ النَّارِ، يا بني عبْدِ المطَّلِبِ أَنْقِذُوا أَنْفُسكُمْ مِن النَّارِ، يا فاطِمَة أَنْقِذي نفْسَكَ منَ النَّار، فَإِنِي لا أَمْلِكُ لَكُمْ منَ اللَّه شيْئاً، غَيْر أَنَّ لَكُمْ رحِماً سأَبلُّهَا بِبِلالِها» رواه مسلم.

قوله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «بِبِلالِهَا» هو بفتح الباءِ الثَّانِيةِ وكَسرهَا «والبِلالُ» الماءُ. ومعنى الحديث: سأَصِلُهَا، شبَّهَ قَطِيعَتَهَا بالحرارةِ تُطْفَأُ بالماءِ وهذه تُبَرَّدُ بالصِّلَةِ.

329/18 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ﴿يېقىن خىش ـ ئەقرىبالىرىڭنى ئاگاھلاندۇرغىن﴾[1] دېگەن ئايەت نازىل بولغان چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قۇرەيشلەرنى چاقىرىپ ئۇلارنى يىغىپ ئومۇمەن ۋە خۇسۇسەن قىلىپ سۆزلىدى: «ئى ئابدۇشەمسنىڭ ئەۋلادلىرى! ئى كەئبنى لۇئەيينىڭ ئەۋلادلىرى! ئۆزەڭلارنى دوزاختىن قۇتقۇزۇڭلار! ئى مۇرەت ئىبنى كەئبنىڭ ئەۋلادلىرى! ئۆزەڭلارنى دوزاختىن قۇتقۇزۇڭلار، ئى ئابدۇمانافنىڭ، ھاشىمنىڭ ئەۋلادلىرى! ئى ئابدۇمۇتەللىبنىڭ ئەۋلادلىرى! ئۆزەڭلارنى دوزاختىن قۇتقۇزۇڭلار، ئى فاتىمە! ئۆزەڭنى دوزاختىن قۇتۇلدۇرغىن مەن ھەقىقەتەن سىلەر ئۈچۈن الله دىن ھېچ نەرسىگە ئىگە بولالمايمەن، شۇنچىلىكى باركى ئوتتۇرىدا تۇغقاندارچىلىق بولۇپ ئۇ تۇغقاندارچىلىقنى شۇ تۇغقاندارچىلىقنىڭ سۈيى بىلەن نەمدەيمەن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

330/19 ـ وعن أبي عبد اللَّه عمرو بن العاص رضي اللَّه عنهما قال: سمعتُ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم جهاراً غيْرَ سِرٍّ يَقُولُ: «إِنَّ آلَ بَني فُلانٍ لَيْسُوا بأَوْلِيائي إِنَّما وَلِيِّي اللَّهُ وصالحُ المؤْمِنِين، ولَكِنْ لَهُمْ رحِمٌ أَبُلُّها بِبِلالِها» متفق عليه. واللَّفظُ للبخاري.

[1] سۈرە شۇئەرا 214 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

**330/19** ـ ئـەمر ئىبـنى ئـاس رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇمادىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، مـەن پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاشكارا ھالدا مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «پالانى جەمەتنىڭ بالىلىرى مېنىڭ يېقىن دوستۇم ئەمەس، مېنىڭ دوستلىرىم ھەقىقەتتە الله ۋە سالىھ مۆمىنلەردۇر، لېكىن ئاشۇ جەمەتنىڭ ئـەۋلادلىرى بىلـەن تۇغقـاندارچىلىقىم بولـۇپ، تۇغقـاندارچىلىقنى ئـۇ تۇغقـاندارچىلىقنىڭ سـۈيى بىلـەن نەمدەيمەن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

331/20 ـ وعن أبي أيُّوب خالدِ بن زيدٍ الأنصاري رضي اللّه عنه أن رجلاً قال: يا رسولَ اللّه أخْبِرْني بعملٍ يُدْخِلُني الجَنَّةَ، وَيُبَاعِدني مِنَ النَّارِفقال النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «تعبُدُ اللّه، ولا تُشْرِكُ بِهِ شَيْئاً، وَتُقِيمُ الصَّلاَةَ، وتُؤتي الزَّكاةَ، وتَصِلُ الرَّحِم» متفقٌ عليه.

**331/20** ـ خالىد ئىبنى زەيد ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىركىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا جەننەتكە كىرگۈزىدىغان ۋە دوزاختىن يىراق قىلىدىغان بىر ئەمەلنى، دەپ بەرگىن دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله غا ئىبادەت قىلغىن، الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمىگىن، نامـاز ئوقۇغىن، زاكات بەرگىن ۋە تۇغقاندارچىلىقنى يەتكۈزگىن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

332/21 ـ وعن سلْمان بن عامرٍ رضي اللّه عنه، عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذا أفْطَرَ أحَدُكُمْ فَلْيُفْطِرْ عَلَى تَمرٍ، فَإنَّهُ بركةٌ، فَإنْ لَمْ يجِد تَمْراً، فَالماءُ، فَإنَّهُ طُهُورٌ» وقال: «الصَّدَقةُ عَلَى المِسكِينِ صدقةٌ، وعَلَى ذي الرَّحِمِ ثِنْتَانِ: صَدَقَةٌ وصِلَةٌ».

رواه الترمذي وقال: حديث حسن.

**332/21** ـ سـەلمان ئىبـنى ئـامىر رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇدىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئىپتار قىلسا، خورمىدا قىلسۇن، خورما ھەقىقەتەن بەرىكەتتۇر. ئەگەر خورما تاپالمىسا سۇدا قىلسۇن، ئۇ پاكتۇر» يەنە: «مىسكىنگە قىلغان سەدىقە بىر سـەدىقىدۇر. ئـۇرۇق ـ تۇغقانغـا قىلغـان سـەدىقە، سـەدىقە ۋە سـىلە ـ رەھىمدىـن ئىبـارەت ئىككـى سەدىقىدۇر». [تىرمىزىدىن]

333/22 ـ وعن ابن عمر رضي اللّه عنهما قال: كَانَتْ تَحتي امْرأَةٌ، وكُنْتُ أُحِبُّها، وَكَانَ عُمرُ يكْرهُهَا، فقال لي: طَلِّقْها فأبيْتُ، فَأتَى عَمرُ رضي اللّه عنه النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَذَكر ذلكَ لَهُ، فقال النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «طَلِّقْهَا» رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

**333/22** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مېنىڭ بىر ئايالىم بار ئىدى، مەن ئۇنى ياخشى كۆرەتتىم. ئاتام ئۆمەر ئۇنى ياقتۇرمايدىغان بولغاچقا ماڭا: ئۇنى قويۇۋەت دېدى. مەن ئۇنىمىدىم، شۇنىڭ بىلەن ئاتام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ بۇ ئەھۋالنى سۆزلەپ بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «ئۇنى قويۇۋەت»[1] دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

[1] بۇ ھەدىستىن شۇنى كۆرىۋالغىلى بولىدىكى ئاتا ـ ئانىسى بىلەن ياخشى ئۆتمىگەن خوتۇننى ساقلىغان ئۆيدە تۇرمۇشنىڭ بەرىكىتى ۋە خۇۋلۇقى بولمايدۇ.

334/23 ـ وعن أبي الدَّرْداءِ رضي اللَّه عنه أن رَجُلاً أتَاهُ فقال: إنَّ لي امْرَأةً وإن أُمِّي تَأمُرُني بِطَلاَقِها؟ فقال سَمِعْتُ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ «الْوالِدُ أوْسطُ أبْوابِ الجَنَّةِ، فَإنْ شِئْتَ فَأضِعْ ذلِك الْبابَ، أو احفظْهُ» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيح.

334/23 ـ ئەبۇدەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىركىشى ئۇنىڭغا كېلىپ: مېنىڭ بىرئايالىم بار، ئۇنى ئانام قويۇۋېتىشكە بۇيرۇۋاتىدۇ؟ دېدى. ئەبۇدەردا: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئاتا (ئانا) جەننەتنىڭ ئىشىكلىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدۇر، ئەگەر خالىساڭ ئۇ ئىشىكنى بۇزۇۋەت، خالىساڭ ئۇنى يۇختا ساقلا» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان دېدى. [تىرمىزىدىن]

335/24 ـ وعن البراءِ بن عازبٍ رضي اللَّه عنهما، عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الخَالَةُ بِمَنْزِلَة الأُمِّ» رواه الترمذي: وقال حديثٌ حسن صحيح.

وفي الباب أحاديث كِثيرة في الصحيح مشهورة، منها حديث أصحابِ الغارِ، وحديث جُرَيْجٍ وقَدْ سَبَقَا، وأحاديث مشهورة في الصحيح حَذَفْتُهَا اخْتِصاراً، وَمِنْ أهَمِّهَا حديثُ عمْرو بن عَبَسَةَ رضي اللَّه عنه الطَّوِيلُ المُشْتَمِلُ على جُمَلٍ كثيرة مِنْ قَوَاعِدِ الإسْلامِ وآدابِهِ وَسَأذْكُرُهُ بِتَمَامِهِ إن شَاءَ اللَّه تعالى في باب الرَّجَاءِ، قال فيه.

دَخَلْتُ عَلى النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِمَكَّةَ، يَعْني في أوَّل النُبُوَّةِ، فقلتُ له: ما أنتَ؟ قال: «نَبيٌّ» فقلتُ: ومانبيٌّ؟ قال: «أرسلَني اللَّهُ تعالى» فقلتُ: بِأيِّ شَيءٍ أرْسلَك؟ قال: «أرْسلَني بِصِلةِ الأرْحامِ، وكَسْرِ الأوثَانِ، وأنْ يُوحَّدَ اللَّه لا يُشرَكُ بِهِ شَيءٌ» وذكر تَمامَ الحديث. واللَّه أعلم.

335/24 ـ بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھامما (ئانىسىنىڭ قىز قېرىندىشى) ئانىنىڭ ئورنىدىدۇر». [تىرمىزىدىن]

ئەمر ئىبنى ئەبەسە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايىتىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدىكى چاغدا مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كىردىم. يەنى بۇ پەيغەمبەرلىكنىڭ دەسلەپكى ۋاقتلىرى ئىدى. مەن ئۇنىڭغا: نېمە سەن؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «پەيغەمبەر» دېدى. مەن: پەيغەمبەردېگەن نېمە؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله مېنى پەيغەمبەرقىلىپ ئەۋەتتى» دېدى. مەن سېنى نېمىگە ئەۋەتتى؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلە ـ رەھىم قىلىشقا، بۇتلارنى چېقىشقا ۋە الله نى بىر دەپ بىلىپ الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەسلىككە ئەۋەتتى» دېدى...

## 41 ـ باب

## ئاتا ـ ئانىنى قاخشىتىشنىڭ ۋە ئۇرۇق ـ تۇغقاندارچىلىقنى ئۈزۈشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَهَلْ عَسَيْتُمْ إِنْ تَوَلَّيْتُمْ أَنْ تُفْسِدُوا فِي الأَرْضِ وَتُقَطِّعُوا أَرْحَامَكُمْ أُولَئِكَ الَّذِينَ لَعَنَهُمُ اللَّهُ فَأَصَمَّهُمْ وَأَعْمَى أَبْصَارَهُمْ﴾ (سىلەر (ئىسلام) دىن يۈز ئۆرۈسەڭلار زېمىندا بۇزغۇنچىلىق

قىلارسىلەرمۇ ۋە سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويارسىلەرمۇ؟ ئەنە شۇنداق كىشىلەرنى الله رەھمىتىدىن يىراق قىلدى، ئۇلارنى (ھەقنى ئاڭلاشتىن) گاس قىلدى، (ھىدايەت يولىنى كۆرۈشتىن) كور قىلدى﴾[1] ﴿وَالَّذِينَ يَنْقُضُونَ عَهْدَ اللَّهِ مِنْ بَعْدِ مِيثَاقِهِ وَيَقْطَعُونَ مَا أَمَرَ اللَّهُ بِهِ أَنْ يُوصَلَ وَيُفْسِدُونَ فِي الأَرْضِ أُولَئِكَ لَهُمُ اللَّعْنَةُ وَلَهُمْ سُوءُ الدَّارِ﴾ ﴿الله غا بەرگەن ۋەدىسىنى مۇستەھكەملىگەندىن كېيىن بۇزغانلار، الله نىڭ سىلە ـ رەھىم قىلىشتىن ئىبارەت ئەمرىنى تۇتمىغانلار، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلغانلار ـ ئەنە شۇلار لەنەتكە دۇچار بولىدۇ ۋە (ئۇلارنىڭ)ئاخىرەتلىكى يامان بولىدۇ﴾[2] ﴿وَقَضَى رَبُّكَ أَلاَّ تَعْبُدُوا إِلاَّ إِيَّاهُ وَبِالْوَالِدَيْنِ إِحْسَاناً إِمَّا يَبْلُغَنَّ عِنْدَكَ الْكِبَرَ أَحَدُهُمَا أَوْ كِلاهُمَا فَلا تَقُلْ لَهُمَا أُفٍّ وَلا تَنْهَرْهُمَا وَقُلْ لَهُمَا قَوْلاً كَرِيماًوَاخْفِضْ لَهُمَا جَنَاحَ الذُّلِّ مِنَ الرَّحْمَةِ وَقُلْ رَبِّ ارْحَمْهُمَا كَمَا رَبَّيَانِي صَغِيراً﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭ پەقەت ئۆزىڭگىلا ئىبادەت قىلىشىڭلارنى ۋە ئاتا ـ ئاناڭلارغا ياخشىلىق قىلىشىڭلارنى تەۋسىيە قىلدى. ئۇلارنىڭ بىرى يا ئىككىلىسى سېنىڭ قول ئاستىڭدا بولۇپ ياشىنىپ قالسا ئۇلارغا ئوھوي دېمىگىن (يەنى مالالىلىقنى بىلدۈرىدىغان شۇنچىلىك سۆزنىمۇ قىلمىغىن)، ئۇلارنى دۈشكەللىمىگىن، ئۇلارغا ھۆرمەت بىلەن يۇمشاق سۆز قىلغىن. ئۇلارغا كامالى مېھرىبانلىقتىن ناھايىتى كەمتەر مۇئامىلىدە بولغىن ۋە «ئى پەرۋەردىگارىم! ئۇلار مېنى كىچىكلىكىمدە تەربىيىلىگىنىدەك ئۇلارغا مەرھەمەت قىلغىن» دېگىن﴾[3].

336/1 ـ وعن أبي بكرةَ نُفيْع بنِ الحارثِ رضي اللَّه عنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ألا أُنَبِّئُكمْ بِأَكْبَرِ الْكَبائِرِ؟» ثلاثاً قُلنا: بلَى يا رسولَ اللَّه: قال: «الإِشْراكُ باللَّهِ، وعُقُوقُ الْوالِديْن» وكان مُتَّكِئاً فَجلَسَ، فقال: «ألا وقوْلُ الزُّورِ وشهادُةُ الزُّورِ» فَما زَال يكَرِّرُهَا حتَّى قُلنَا: لَيْتهُ سكتْ. متفق عليه.

336/1 ـ ئەبۇبەكرەتە نۇفەيئ ئىبنى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرگە چوڭ گۇناھلاردىن خەۋەر بېرەيمۇ؟» دەپ ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. بىز: شۇنداق قىلسىلا ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله غا شېرىك كەلتۈرۈش ۋە ئاتا ـ ئانىنى قاخشىتىش» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۆلۈنۈپ ئولتۇراتتى ئاندىن رۇسلىنىپ ئولتۇرۇپ: «يالغان سۆز ۋە يالغان گۇۋاھلىق بېرىشتىن ئاگاھ بولۇپ» دېدى ـ دە، بۇ سۆزنى تەكرارلاۋەردى. ھەتتا بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام توختاپ قالسىكەن دەپ، ئۈمىد قىلىپ كەتتۇق. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

337/2 ـ وعن عبد اللَّهِ بنِ عمرو بن العاص رضي اللَّه عنهما عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الْكبائرُ: الإِشْراكُ باللَّه، وعقُوق الْوالِديْنِ، وقَتْلُ النَّفْسِ، والْيمِينُ الْغَموس» رواه البخاري.

«اليمِين الْغَمُوسُ» التي يَحْلِفُهَا كَاذِباً عامِداً، سُمِّيت غَمُوساً، لأَنَّهَا تَغْمِسُ الحالِفَ في الإِثم.

337/2 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «چوڭ گۇناھلار: الله غا شېرىك كەلتۈرۈش، ئاتا ـ ئانىنى قاخشىتىش، ئادەم ئۆلتۈرۈش ۋە قەستەن يالغان قەسەم قىلىشتۇر». [بۇخارىدىن]

[1] سۈرە مۇھەممەد 22 ـــ 23 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە رەئد 25 ـ ئايەت.
[3] سۈرە سۈرە ئىسرا 23 ـــ 24 ـ ئايەتلەر.

338/3 ـ وعنه أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مِنَ الْكبائِرِ شتْمُ الرَّجلِ والِدَيْهِ» قالوا: يا رسولَ اللّه وهَلْ يشْتُمُ الرَّجُلُ والِديْهِ؟، قال: «نَعمْ، يَسُبُّ أبا الرَّجُلِ، فيسُبُّ أَباه، ويسُبُّ أُمَّهُ، فَيسُبُّ أُمَّهُ» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ: «إِنَّ مِنْ أَكْبرِ الكبائِرِ أَنْ يلْعنَ الرَّجُلُ والِدَيْهِ» قيل: يا رسول اللّهِ كيْفَ يلْعنُ الرجُلُ والِديْهِ؟، قال: «يسُبُّ أَبا الرَّجُل، فَيسُبُّ أَبَاهُ، وَيَسبُّ أُمَّه، فيسُبُّ أُمَّهُ».

338/3 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر كىشىنىڭ ئۆز ئاتا ـ ئانىسىنى تىللىشى چوڭ گۇناھلارنىڭ قاتارىدىندۇر». كىشىلەر: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىر كىشى ئۆزىنىڭ ئاتا ـ ئانىسىنىمۇ تىللامدۇ؟ دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شۇنداق، بىراۋنىڭ دادىسىنى تىللايدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇمۇ بۇنىڭ دادىسىنى تىللايدۇ ۋە بىراۋنىڭ ئانىسىنى تىللايدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇمۇ بۇنىڭ ئانىسىنى تىللايدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ھەقىقەتەن بىر كىشىنىڭ ئۆزىنىڭ ئاتا ـ ئانىسىغا لەنەت ئوقۇشى چوڭ گۇناھلاردىندۇر» دېدى. ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىركىشى قانداقمۇ ئۆزىنىڭ ئاتا ـ ئانىسىغا لەنەت ئوقۇيدۇ؟ دېگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىرسى بىراۋنىڭ دادىسىنى تىللايدۇ، ئاندىن ئۇمۇ بۇنىڭ دادىسىنى تىللايدۇ ۋە ئۇ بىراۋنىڭ ئانىسىنى تىللايدۇ ئاندىن ئۇمۇ بۇنىڭ ئانىسىنى تىللايدۇ» دېيىلگەن.

339/4 ـ وعن أبي محمد جُبيْرِ بنِ مُطعِمٍ رضي اللّه عنه أن رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا يَدْخُلُ الجَنَّةَ قَاطِعٌ» قال سفيان في روايته: يعْني: قاطِع رحِم. متفقٌ عليه.

339/4 ـ جۇبەير ئىبنى مۇتئىم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تۇغقاندارچىلىقنى ئۈزۈۋەتكۈچى جەننەتكە كىرمەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

340/5 ـ وعن أبي عِيسى المُغِيرةِ بنِ شُعْبَةَ رضي اللّه عنه عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِنَّ اللَّهُ تعالى حَرَّمَ عَلَيْكُمْ عُقُوقَ الأُمهَاتِ، ومنْعاً وهات، ووأْدَ البنَاتِ، وكَرَهَ لكُمْ قِيل وقالَ، وكثرة السؤَالِ، وإِضَاعة المالِ» متفقٌ عليه.

قولُهُ: «منعاً» معناهُ: منعُ ما وجَبَ عَلَيْهِ وَ «هَاتِ»: طَلَبُ مَا لَيسَ لَهُ و «وَأْدَ البنَاتِ» معْنَاه: دَفْنُهُنَّ في الحَيَاةِ، وَ «ِيلَ وقَالَ» مَعْنَاهُ: الحديثُ بِكُلِّ مَا يَسمعُهُ، فيقُولُ: قيلَ كَذَا، وقَالَ فُلانٌ كَذَا مِمَّا لا يَعلَمُ صِحَّتَهُ، ولا يَظُنُّهَا، وكَفى بالمرْءِ كذِباً أَنْ يُحَدِّث بِكلِّ ما سَمِعَ. و «إِضَاعَةُ المال»: تبذيره وصرفُهُ في غَيْرِ الوُجُوهِ المأْذُون فِيهَا مِنْ مَقَاصِدِ الآخِرةِ والدُّنيا، وتَرْكُ حِفْظِهِ مع إِمْكَانِ الحفْظِ. و«كثرةُ السُّؤَالِ» الإِلحاحُ فِيمَا لا حاجةَ إِلَيْهِ.

وفي الباب أَحاديثُ سبقَتْ في البابِ قبله كَحَديثَ «وأَقْطعُ مَنْ قَطَعكِ» وحديث «مَن قطَعني قَطعَهُ اللّه".

340/5 ـ مۇغىرە ئىبنى شۇئبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله تائالا ھەقىقەتەن سىلەرگە ئانىلارنى قاخشىتىشنى ھارام قىلدى ۋە بېرىشقا تېگىشلىكنى بەرمەي، ئۆزىگە تېگىشلىك ئەمەسنى تەلەپ قىلىشنى ۋە قىزلىرىڭلارنى تىرىك كۆمۈشنى

هارام قىلدى. ئاڭلىغان سۆزنىڭ ھەممىسىنى سۆزلەشنى ۋە ئورۇنسىز كۆپ سوئال سوراشنى، ماللارنى زايە قىلىۋېتىشنى يامان كۆردى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

42 ـ باب

## ئاتا ـ ئانىسىنىڭ دوستلىرىغا، ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا، يېقىنلىرىغا، ئايالىغا ۋە باشقا ھۆرمەتكە سازاۋەر كىشىلەرگە ياخشىلىق قىلىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

241/1 ـ عن ابن عمر رضي اللّه عنهما أن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِن أَبرَّ البرِّ أَنْ يصِلَ الرَّجُلُ وُدَّأَبِيهِ».

341/1 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەقىقەتەن ياخشىلىقنىڭ ئەڭ ياخشىسى، بىر كىشىنىڭ ئاتىسىنىڭ دوستىغا سىلە ـ رەھىم قىلىشىدۇر». [مۇسلىمدىن]

342/2 ـ وعن عبدِ اللّهِ بن دينارٍ عن عبد اللّه بن عمر رضي اللّه عنهما أَنَّ رجُلاً مِنَ الأَعْرابِ لقِيهُ بطريق مكّة، فَسلَّم عَلَيْهِ عَبْدُ اللّه بْنُ عُمرَ، وحملهُ على حمارٍ كَانَ يرْكَبُهُ، وأَعْطَاهُ عِمامةً كانتْ على رأْسِهِ، قال ابنُ دِينَارٍ: فقُلنا لهُ: أَصْلَحكَ اللّه إِنَّهمْ الأَعْرابُ وهُمْ يرْضَوْنَ باليسِيرِ. فقال عبدُ اللّه بنُ عمر: إِنَّ أَبا هذا كَان ودّاً لِعُمَرَ بن الخطاب رضي اللّه عنه، وإِنِّي سمِعْتُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «إِنَّ أَبرَّ البِرِّ صِلةُ الرَّجُلِ أَهْلَ وُدِّ أَبِيهِ».

وفي روايةٍ عن ابن دينار عن ابن عُمَرَ أَنَّهُ كَانَ إِذا خرج إِلى مَكَّةَ كَانَ لَهُ حِمارٌ يَتَروَّحُ عليْهِ إِذا ملَّ رُكُوب الرَّاحِلَةِ، وعِمامةٌ يشدُّ بها رأْسهُ، فَبيْنَا هُو يوْما على ذلِكَ الحِمَارِ إِذْ مَرَّ بِهِ أَعْرابيٌّ، فقال: أَلَسْتَ فُلانَ بْنَ فُلانٍ؟ قال: بلَى: فَأَعْطَاهُ الحِمَارَ، فقال: ارْكَبْ هذا، وأَعْطاهُ العِمامةَ وقال: اشْدُدْ بِهَا رأْسَكَ، فقال لَهُ بَعْضُ أَصْحابِهِ: غَفَر اللّه لَكَ، أَعْطَيْتَ هذَا الأَعْرابيِّ حِماراً كُنْتَ تَروَّحُ عليْهِ، وعِمامَةً كُنْتَ تشُدُّ بِهَا رأْسَكَ؟ فقال: إِنِّي سَمِعْتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُقولُ: «إِنْ مِنْ أَبَرِّ البِرِّ أَنْ يَصِلَ الرَّجُلُ أَهْلَ وُدِّ أَبِيهِ بَعْد أَنْ يُولِّي» وإِنَّ أَبَاهُ كَانَ صَدِيقاً لِعُمر رضي اللّه عنه، روى هذِهِ الرِّواياتِ كُلَّهَا مسلم.

342/2 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇنىڭغا ئەئرابىلاردىن[1] بولغان بىر كىشى مەككىنىڭ يولىدا ئۇچراشتى، ئۇنىڭغا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر سالام قىلدى ھەم ئۆزى مىنىدىغان ئېشىككە ئۇنى مىندۈرۈپ قويدى ۋە بېشىدىكى سەللىسىنى ئۇنىڭغا بەردى. ئىبنى دىنار مۇنداق دەيدۇ: بىز ئابدۇللاھقا ، الله ساڭا ياخشىلىق ئاتا قىلسۇن! ئۇ ئەئرابىلار ھەقىقەتەن ئازراق نەرسىگىلا رازى بولۇپ كېتەتتى، دېدۇق. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر: بۇنىڭ ئاتىسى ئاتام ئۆمەر ئىبنى

[1] سەھرالىق ئەرەبلەرنى دېمەكچى.

خەتتابنىڭ دوستى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ھەقىقەتەن ياخشىلىقلارنىڭ ياخشىسى بىر كىشىنىڭ ئۆز دادىسىنىڭ دوستىنىڭ ئەھلىگە سىلە ـ رەھىم قىلىشىدۇر» دېدى.

ئىبنى دىنارنىڭ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر توغرىلىق قىلغان يەنە بىر رىۋايىتىدە: ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر مەككىگە چىقىپ قالسا تۆگە مىنىشتىن زېرىككەندە مىنىپ راھەتلىنىدىغان ئېشىكى ۋە بېشىغا ئورىۋالىدىغان سەللىسى بار ئىدى. بىر كۈنى ئۇ ئېشەككە مىنىپ كېتىۋاتقاندا بىر ئەئرابى ئۇچرىشىپ قالدى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر: سەن پالانىنىڭ ئوغلى پالانى ئەمەسمۇ؟ دېدى. ئەئرابى: شۇنداق، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر ئېشەكنى مىنگىن ۋە بۇ سەللىنى ئورا دەپ بەردى. ئابدۇللاھ ئۆمەرنىڭ بەزى ھەمراھلىرى: الله سېنى مەغپىرەت قىلسۇن! سەن بۇ ئەئرابىغا ئۆزەڭ مىنىپ راھەتلىنىدىغان ئېشەكنى، بېشىڭغا ئورايدىغان سەللىنى بېرىۋەتتىڭغۇ؟ دېگەندە، ئۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ياخشىلىقلارنىڭ ياخشىراقى بىر كىشىنىڭ ئاتىسىدىن كېيىنمۇ ئاتىسىنىڭ دوستلىرىنىڭ ئائىلىسىگە سىلە ـ رەھىم قىلىشتۇر». دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان، ھەقىقەتەن ئۇنىڭ ئاتىسى ئاتام ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دوستى ئىدى، دېدى. [مۇسلىمدىن]

343/3 ـ وعن أبي أُسَيْد بضم الهمزة وفتح السين مالكِ بنِ ربيعَةَ السَّاعِدِيِّ رضي اللَّه عنه قال: بَيْنا نَحْنُ جُلُوسٌ عِنْدَ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إذ جاءَهُ رجُلٌ مِنْ بني سَلَمة فقالَ: يارسولَ اللَّه هَلْ بقى مِن بِرِّ أبويَّ شيءٌ أبرُّهُمَا بِهِ بَعدَ مَوْتِهِمَا؟ فقال: «نَعَمْ، الصَّلاَة علَيْهِمَا، والاسْتِغْفَارُ لَهُما، وإِنْفاذُ عَهْدِهِما من بعدهما، وصِلةُ الرَّحِمِ التي لا تُوصَلُ إلاَّ بِهِمَا، وإِكْرَامُ صَدِيقهما» رواه أبو داود.

343/3 ـ مالىك ئىبنى رەبىيئ سائىدىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا ئولتۇراتتۇق، بەنى سەلەمەدىن بىركىشى كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئاتا ـ ئانام ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىنمۇ ئۇلارغا يېتىپ تۇرغىدەك ياخشىلىقلىرىدىن بىرەرى قالامدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شۇنداق، ئۇ ئىككىسىگە دۇئا قىلىش ۋە ئۇ ئىككىسىگە مەغپىرەت تەلەپ قىلىش، ئۇ ئىككىسىدىن كېيىن ئۇ ئىككىسىنىڭ ۋەدىلىرىنى ئورۇنلاش، ئۇ ئىككىسى ئارقىلىق يېتىدىغان تۇغقاندارچىلىقنى يەتكۈزۈش، ئۇ ئىككىسىنىڭ دوستلىرىنى ھۆرمەتلەش» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

344/4 ـ وعن عائشة رضي اللَّه عنها قالت: ما غِرْتُ على أَحَدٍ مِنْ نِسَاءِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَا غِرْتُ على خديجَةَ رضي اللَّه عنها. ومَا رَأَيْتُهَا قَطُّ، ولَكنْ كَانَ يُكْثِرُ ذِكْرَهَا، ورُبَّما ذَبح الشَّاةَ، ثُمَّ يُقَطِّعُهَا أَعْضَاء، ثُمَّ يَبْعثُهَا في صدائِق خديجَةَ، فَرُبَّما قلتُ لَهُ: كَأَنْ لَمْ يكُنْ في الدُّنْيَا إلاَّ خديجةُ، فيقولُ: «إنَّها كَانتْ وكَانَتْ وكَانَ لي مِنْهَا ولَدٌ» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ وإنْ كَانَ لَيذبحُ الشَّاءَ، فَيُهْدِي في خَلائِلِهَا مِنْهَا مَا يسَعُهُنَّ.

وفي روايةٍ كَانَ إذَا ذَبحَ الشَّاةَ يَقُولُ: «أَرْسِلُوا بِهَا إلى أَصْدقَاءِ خَدِيجَةَ».

وفي روايةٍ قالت: اسْتَأْذَنَتْ هَالَةُ بِنْتُ خُوَيْلِدٍ أُخْتُ خَدِيجَةَ عَلَى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَعَرفَ اسْتِئْذَانَ خديجة، فَارْتَاحَ لَذَلِكَ فقالَ: «اللَّهُمَّ هَالَةُ بِنْتُ خوَيْلِدٍ».

344/4 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىنىڭ ھېچبىرىگە خەدىچەگە كۆڭۈل بۆلگەندەك كۆڭۈل بۆلمىگەنمەن. مەن ئۇنى كۆرۈپ باقمىغان. لېكىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ گېپىنى كۆپ قىلاتتى ۋە تولاراق قوي سويۇپ ئۇنى بىر نەچچىگە پارچىلاپ، ئاندىن ئۇنى خەدىچەنىڭ دوستلىرىغا ئەۋەتەتتى. مەن كۆپ قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: خۇددى دۇنيادا خەدىچەدىن باشقىسى يوقمىدۇ؟ دېسەم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ماختاپ: «ئۇ، مۇنداق ـ مۇنداق ئايال ئىدى، مەن تېخى ئۇنىڭدىن باللىق بولغان» دەيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئەگەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قوي سويۇپ قالسا خەدىچەنىڭ دوستلىرىغا يېتەرلىك ھەدىيە قىلاتتى دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئەگەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قوي سويسا، «بۇنى خەدىچەنىڭ دوستلىرىغا ئاپىرىپ بېرىڭلار» دەيتتى، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېدى: خەدىچەنىڭ سىڭلىسى ھالە بىنتى خۇۋەيلىد پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كىرىشكە رۇخسەت سورىدى، (ئاۋازىنىڭ ئوخشاشلىقىدىن) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى خەدىچە نىڭ رۇخسەت سورىشى دەپ بىلىپ ھاياجانلىنىپ كەتتى، ئاندىن: «ئى الله! ئۇ خۇۋەيلىدنىڭ قىزى ھالەكەنغۇ!» دېدى.

345/5 ـ وعن أنس بن مالكٍ رضي اللَّه عنه قال: خَرجْتُ معَ جرير بن عبدِ اللَّه الْبَجَلِيِّ رضي اللَّه عنه في سَفَرٍ، فَكَانَ يَخْدُمُني فقلتُ لَهُ: لا تَفْعلْ، فقال: إِنِّي قَدْ رَأَيتُ الأَنصارَ تَصْنَعُ برسُول اللَّه صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم شَيْئاً آلَيْتُ عَلى نَفْسِي أَنْ لا أَصْحبَ أَحداً مِنْهُمْ إِلاَّ خَدمْتُهُ متفقٌ عليه.

345/5 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ بەجەلي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن سەپەرگە چىقتىم، ئۇ مېنىڭ خىزمىتىمدە بولدى. (ياشتا ئۇ مېنىڭدىن چوڭ ئىدى) مەن ئۇنىڭغا: ئۇنداق قىلمىغىن، دېدىم. ئۇ: مەن ھەقىقەتەن ئەنسارىلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئاجايىپ خىزمەت قىلغانلىقىنى كۆرۈپ، مەن ئۇ ئەنسارىلاردىن بىرەرسىگە ھەمراھ بولۇپ قالسام چوقۇم ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلىمەن، دەپ قەسەم قىلغان دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 43 ـ باب

## پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلە ـ تاۋابىئاتلىرىنى ھۆرمەت قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ پەزىلىتىنىڭ بايانى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّمَا يُرِيدُ اللَّهُ لِيُذْهِبَ عَنْكُمُ الرِّجْسَ أَهْلَ الْبَيْتِ وَيُطَهِّرَكُمْ تَطْهِيراً﴾ ﴿ئى پەيغەمبەرنىڭ ئائىلىسىدىكىلەر! الله سىلەردىن گۇناھنى ساقىت قىلىشنى ۋە سىلەرنى تامامەن پاك

قىلىشنى خالايدۇ﴾[1] ﴿وَمَنْ يُعَظِّمْ شَعَائِرَ اللَّهِ فَإِنَّهَا مِنْ تَقْوَى الْقُلُوبِ﴾ ﴿كىمكى دىنىي ئىشلارنى ئۇلۇغلايدىكەن، بۇدىللارنىڭ تەقۋالىقىدىندۇر﴾[2].

346– وعن يزيد بن حيَّانَ قال: انْطَلَقْتُ أنا وحُصيْنُ بْنُ سَبْرَةَ، وعمْرُو بن مُسْلِمٍ إلى زَيْدِ بْنِ أَرقَمَ رضي اللَّه عنهم، فلَمَّا جَلسْنا إِلَيهِ قال له حُصيْنٌ: لَقَد لَقِيتَ يَا زيْدُ خَيْراً كَثِيراً، رَأَيْتَ رسولَ اللَّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم، وسمِعْتَ حَدِيثَهُ، وغَزَوْتَ مَعَهُ، وَصَلَّيتَ خَلْفَهُ: لَقَدْ لَقِيتَ يا زَيْدُ خَيْراً كَثِيراً، حَدِّثْنَا يا زَيْدُ ما سمِعْتَ مِنْ رسول اللَّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم. قال: يا ابْنَ أَخِي واللَّهِ لَقَدْ كَبِرتْ سِنِّي، وقَدُم عهْدي، ونسِيتُ بعْضَ الذي كنتُ أَعِي مِنْ رسولِ اللَّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم، فَمَا حَدَّثْتُكُمْ، فَاقبَلُوا، وَمَالا فَلا تُكَلِّفُونِيهِ ثُمَّ قال: قام رسول اللَّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم يَوْماً فِينَا خطِيباً بِمَاءٍ يُدْعي خُمّا بَيْنَ مكَّةَ وَالمَدِينَةِ، فَحَمِدَ اللَّه، وَأَثْنى عَلَيْه، ووعَظَ، وَذَكَّرَ، ثُمَّ قَالَ: «أَمَّا بعْدُ: أَلا أَيُّهَا النَّاسُ، فَإِنَّمَا أَنَا بَشَرٌ يُوشِكُ أَنْ يَأْتِيَ رسولُ ربي فَأُجيبَ، وأَنَا تَارِكٌ فِيكُمْ ثَقَلَيْنِ: أَوَّلُهما كِتابُ اللَّهِ، فِيهِ الهُدى وَالنُّورُ، فَخُذُوا بِكِتابِ اللَّه، وَاسْتَمْسِكُوا به» فَحثَّ على كِتَابِ اللَّه، ورغَّبَ فِيهِ. ثمَّ قَالَ «وأَهْلُ بَيْتِي، أُذكِّركم اللَّه في أهلِ بيْتي، أذكِّرُكم اللَّه في أهل بيتي» فَقَالَ لَهُ حُصَيْنٌ: ومَنْ أَهْلِ بَيْتِهِ يا زيْدُ؟ أَليس نساؤُه من أهلِ بيتهِ؟ قال: نساؤُه منْ أهلِ بيتِهِ وَلَكِن أَهْلُ بيْتِهِ منْ حُرِم الصَّدقَة بعْدَهُ، قَال: ومَنْ هُم؟ قَالَ: هُمْ آلُ عليٍّ، وآلُ عَقِيلٍ، وآلُ جَعْفَر، وَآلُ عبَّاسٍ، قَالَ: كُلُّ هُؤلاءِ حُرِمَ الصَّدقَةَ؟ قَالَ: نعَمْ. رواه مسلم.

وفي روايةٍ: «أَلا وَإِنِّي تَارِكٌ فِيكُمْ ثَقَلَيْن: أَحدُهَما كِتَابُ اللَّه وَهُو حبْلُ اللَّه، منِ اتَّبَعه كَانَ عَلَى الهُدى، ومَنْ تَرَكَهُ كانَ على ضَلالَةٍ».

346/1 ـ يەزىد ئىبنى ھەييان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن، ھۇسەيىن ئىبنى سەبرە ۋە ئەمر ئىبنى مۇسلىم قاتارلىقلار زەيد ئىبنى ئەرقەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قېشىغا باردۇق، ئۇلاردىن الله رازى بولسۇن! بىز ئۇنىڭ قېشىدا ئولتۇرغان ۋاقىتتا ئۇنىڭغا ھۇسەيىن: ئى زەيد! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۆردۈڭ ۋە ھەدىسلىرىنى ئاڭلىدىڭ ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ئۇرۇش قىلدىڭ ھەم ئۇنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇدۇڭ. سەن ھەقىقەتەن كۆپ ياخشىلىقلارنى بېشىڭدىن كەچۈردۈڭ. بىزگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئاڭلىغانلىرىڭنى سۆزلەپ بەرگىن، دېدى. ئۇ: ئى قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى! الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ھەقىقەتەن مەن قېرىپ قالدىم، ئۇ ئىشلارغا ئۇزۇن زامانلار بولۇپ كەتتى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئۆگىنىۋالغان نەرسىلىرىمنىڭ بەزىسىنى ئۇنتۇپ كەتتىم، سىلەر مەن سۆزلەپ بەرگەن نەرسىلەرنىلا قوبۇل قىلىڭلار، مەن سۆزلەپ بەرمىگەن نەرسىلەرگە مېنى زورلىماڭلار، دېدى. ئاندىن مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككە بىلەن مەدىنە ئارىسىدىكى خۇممان دېيىلىدىغان سۇ بويىدا سۆز قىلىپ الله غا ھەمدۇسانا ئېيتتى ۋە ۋەز ـ نەسىھەت قىلدى. ئاندىن، «ئى خالايىق! ئاگاھ بولۇڭلار! ھەقىقەتەن مەنمۇ بىر ئىنسان، پات ـ يېقىندا رەببىمنىڭ ئەلچىسى كەلسە، ئۇنىڭغا جاۋاب قايتۇرىمەن (جان تەسلىم قىلىمەن)، مەن سىلەرگە ئىككى ئەڭگۈشتەرنى قويۇپ قويىمەن،

---

[1] سۈرە ئەھزاب 33 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ھەج 32 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئۇنىڭ بىرى الله نىڭ كىتابىدۇر. ئۇ ھىدايەت ۋە نۇردۇر. الله نىڭ كىتابىنى مەھكەم تۇتۇڭلار ۋە ئۇنىڭغا چىڭ ئېسىلىڭلار!» دېدى ۋە بىزنى الله نىڭ كىتابىغا قىزىقتۇردى، رىغبەتلەندۈردى. ئاندىن: «مەن سىلەرگە ئائىلە تاۋبىئاتلىرىم توغرىسىدا الله نى ئەسلىتىمەن. (يەنى مەندىن كېيىن ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىمغا ياخشى قاراڭلار دېمەكچى)» دېدى. ئاندىن ھۇسەين: زەيدتىن ئى زەيد! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلە تاۋبىئاتلىرى كىم؟ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلە تاۋبىئاتلىرى ئۇنىڭ ئاياللىرى ئەمەسمۇ؟ دېدى. زەيد: ئۇنىڭ ئاياللىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلە تاۋبىئاتىدىن لېكىن، ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلە تاۋبىئاتلىرىمدىندۇر، دېدى. ھۇسەين: سەدىقە ھارام قىلىنغانلار كىملەر؟ دېدى. زەيد: ئۇلار ئەلىنىڭ ئائىلىسى، ئەقىلنىڭ ئائىلىسى، جەئفەرنىڭ ئائىلىسى ۋە ئابباسنىڭ ئائىلىسى دېدى. ھۇسەين: ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە سەدىقە ھاراممۇ؟ دېدى. زەيد: شۇنداق، دېدى. [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئاگاھ بولۇڭلار! مەن سىلەرگە ئىككى ئەگەشتۈرۈشنى قويۇپ قويىمەن. ئۇنىڭ بىرسى الله نىڭ كىتابىدۇر ۋە ئۇ بولسا، الله نىڭ ئارغامچىسىدۇر، كىمكى ئۇنىڭغا چىڭ ئېسىلسا ئۇ توغرا يولدا بولغان بولىدۇ ۋە كىمكى ئۇنى تاشلاپ قويسا ئازغۇنلۇقتا بولغان بولىدۇ» دېيىلگەن.

347/2 ـ وعَن ابنِ عُمرَ رضي اللَّه عنهما، عن أبي بَكْر الصِّدِّيق رضي اللَّه عنه مَوْقُوفاً عَلَيْهِ أَنَّهُ قَالَ: ارْقُبُوا مُحَمَّداً صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في أَهْلِ بيْتِهِ، رواه البخاري. ومعنى: «ارقبوه» راعوه واحترموه وأكرموه، والله أعلم.

347/2 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەبۇبەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۇنىڭ ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىنى ھۆرمەتلەش ئارقىلىق ھۆرمەتلەڭلار. [بۇخارىدىن]

## 44 ـ باب

## ئۆلىمالارنى، ياشانغانلارنى ۋە پەزىلەت ئىگىلىرىنى ھۆرمەتلەش ئۇلارغا ھەممە جەھەتتە ئىلتىپات كۆرسىتىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿قُلْ هَلْ يَسْتَوِي الَّذِينَ يَعْلَمُونَ وَالَّذِينَ لا يَعْلَمُونَ إِنَّمَا يَتَذَكَّرُ أُولُوالأَلْبَابِ﴾ ﴿ئېيتقىنكى بىلىدىغانلار بىلەن بىلمەيدىغانلار باراۋەر بولامدۇ؟ پەقەت (ساغلام) ئەقىل ئىگىلىرى ئىبرەت ئالىدۇ﴾[1].

348/1 ـ وعن أَبي مسعودٍ عُقبةَ بنِ عمرٍو البدريِّ الأنصاريِّ رضي اللَّهُ عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَؤُمُّ الْقَوْمَ أَقْرَؤهُمْ لِكتَابِ اللَّهِ، فَإِنْ كَانُوا في الْقِراءَةِ سَواءً، فَأَعْلَمُهُمْ بِالسُّنَّةِ، فَإِنْ كَانُوا في السُّنَّةِ سَوَاءً، فَأَقْدمُهُمْ هِجْرَةً، فَإِنْ كانُوا في الهِجْرَةِ سَوَاءً، فَأَقْدَمُهُمْ سِنّاً وَلا يُؤمَّنَّ الرَّجُلُ الرَّجُلَ في سُلْطَانِهِ، وَلا يَقْعُد في بيْتِهِ على تَكْرِمتِهِ إِلاَّ بِإِذْنِهِ» رواه مسلم.

[1] سۈرە زۇمەر 9 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

وفي روايةٍ لَهُ: «فَأَقْدمهُمْ سِلْماً» بَدل «سِنًّا»: أيْ إسْلاماً.

وفي رواية: يَؤُمُّ الْقَوْمَ أَقْرَؤُهُمْ لِكتَابِ اللَّهِ، وأَقْدمُهُمْ قِراءَةً، فَإِنْ كَانَتْ قِراءَتُهمْ سَواءً فَيَؤُمُّهم أَقْدمُهُمْ هِجْرةً، فَإِنْ كَانوا في الهجْرَةِ سواءً، فَلْيُؤمَّهُمْ أَكْبرُهُمْ سِناً».

والمُرادُ «بِسُلْطَانِهِ» محلُّ ولايتِهِ، أَوْ الموْضعُ الذي يخْتَصُّ به. «وتَكْرِمتُهُ» بفتح التاءِ وكسر والراءِ: وهِي ما يَنْفَرِدُ بِهِ مِنْ فِراشٍ وسريرٍ ونَحْوِهِمَا.

348/1 ـ ئەبۇمەسئۇد ئۇقبە ئىبنى ئەمر بەدرىل ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەرگە اللە نىڭ كىتابىنى ياخشىراق ئوقىيالايدىغىنى ئىمام بولسۇن. ئەگەر ئۇلار قىرائەتتە باراۋەر بولسا ئۇلاردىن سۈننەتكە ئالىمراقى ئىمام بولسۇن، ئەگەر سۈننەتتە باراۋەر بولسا ھىجرەتتە ئىلگىرى بولغانلىرى ئىمام بولسۇن، ئەگەر ھىجرەتتە باراۋەر بولسا يېشى چوڭلىرى ئىمام بولسۇن، بىر كىشى يەنە بىر كىشىنىڭ ھوقۇق دائىرىسىدە ئىمام بولمىسۇن ۋە ئۇنىڭ ئۆيىدە ئۇنىڭ ئۆزىگە خاس ئورنىدا رۇخسەتسىز ئولتۇرمىسۇن». [مۇسلىمدىن]

يەنەبىر رىۋايەتتە: «ئۇلارنىڭ يېشى چوڭلىرى ياكى ئىسلامغا بالدۇر كىرگەنلىرى» دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «كىشىلەرنىڭ قۇرئاننى يادلىغانلىرى ۋە ئۇلارنىڭ قىرائەتتە ياخشى بولغانلىرى، ئەگەر ئۇلار قىرائەتتە باراۋەر بولسا ھىجرەتتە بالدۇر بولغانلىرى. ئەگەر ھىجرەتتە باراۋەر بولسا ئۇلارنىڭ ياشتا چوڭلىرى ئىمام بولسۇن» دېيىلگەن.

349/2 ـ وعنه قال: كان رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يمْسحُ مناكِبَنَا في الصَّلاةِ وَيَقُولُ: «اسْتَوُوا وَلَا تَخْتلِفُوا، فَتَخْتَلِفَ قُلُوبُكُمْ، لِيَلِني منكُمْ أُولو الأَحْلامِ والنُّهَى، ثُمَّ الّذِينَ يَلُونَهم، ثُمَّ الذين يلونَهم» رواه مسلم.

وقوله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لِيَلِني» هو بتخفيف النُّون وَلَيْسَ قَبْلَهَا يَاءٌ، ورُوِي بتشديد النُّون مع ياءٍ قَبْلَهَا. «والنُّهَى»: الْعُقُول: «وأُولُوا الأَحْلام» هُمْ الْبَالِغُونَ، وَقيل: أَهْلُ الحِلْمِ وَالْفَضْلِ.

349/2 ـ ئەبۇمەسئۇد ئۇقبە ئىبنى ئەمر بەدرى ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازدا بىزنىڭ مۈرىلىرىمىزنى تۈتۈپ تۇرۇپ: «باراۋەر بولۇڭلار، ئىگىز ـ پەس بولماڭلار، ئەگەر ئۇنداق قىلساڭلار قەلبلىرىڭلار ئىگىز ـ پەس بولۇپ كېتىدۇ. يەنە ماڭا ئەھلى ـ ئىلىم ئادەملەر (مۇلايىم ۋە پەزىلەت ئىگىلىرىمۇ دېيىلگەن) يېقىن تۇرسۇن. ئاندىن ئۇلارغا يېقىنلىرى ئاندىن ئۇلارغا يېقىنلىرى تۇرسۇن» دېگەن. [مۇسلىمدىن]

350/3 ـ وعن عبد اللَّه بن مسعودٍ رضي اللَّه عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لِيَلِني مِنْكُمْ أُولُوا الأَحْلامِ والنُّهَى، ثُمَّ الَّذِينَ يَلُونَهُمْ "ثَلاثاً" وإِيَّاكُم وهَيْشَاتِ الأَسْواقِ» رواه مسلم.

350/3 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن ماڭا ئەھلى ـ ئىلىم ئادەملەر، مۇلايىم ۋە ئەقىل ئىگىلىرى يېقىن تۇرسۇن، ئاندىن ئۇلارغا يېقىن بولغانلىرى» دەپ ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. ئاندىن: «ئۆزەڭلارنى بازارنىڭ شاۋقۇن ـ سۈرەنلىرىدىن تارتىڭلار» دېگەن. [مۇسلىمدىن]

351/4 ـ وعن أبي يحْيى وَقيل: أبي مُحمَّد سَهْلِ بن أبي حثْمة بفتح الحاءِ المهملة وإِسكان الثاءِ المثلثة الأنصاري رضي اللَّه عنه قال: انْطَلَقَ عبْدُ اللَّهِ بنُ سهْلٍ وَمُحيِّصَةُ ابْنُ مَسْعُودٍ إِلى خَيْبَرَ وَهِيَ يَوْمَئِذ صُلْحٌ، فَتَفَرَّقَا. فَأَتَى مُحَيِّصةُ إِلى عبدِ اللَّهِ بنِ سَهلٍ وهو يَتَشَحَّطُ في دمهِ قَتيلاً، فدفَنَهُ، ثمَّ قَدِمَ المدينَةَ فَانْطَلَقَ عَبْدُ الرحْمنِ بْنُ سَهْلٍ وَمُحَيِّصَةُ وَحُوِّيصةُ ابْنَا مسْعُودٍ إِلى النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَذَهَب عَبْدُ الرَّحْمنِ يَتَكَلَّمُ فقال: «كَبِّرْ كَبِّرْ» وَهُوَ أَحْدَثُ القَوْمِ، فَسَكَت، فَتَكَلَّمَا فقال: «أَتَحْلِفُونَ وَتَسْتَحِقُّونَ قَاتِلكُمْ؟» وَذَكَرَ تَمامَ الحدِيث. متفقٌ عليه.

وقوله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «كَبِّرْ كَبِّرْ» معناهُ: يَتَكلَّمُ الأَكْبَرُ.

4\351 ـ ئەبۇيەھيا ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئابدۇللاھ ئىبنى سەھل ۋە مۇھەييسە ئىبنى مەسئۇد خەيبەرگە ماڭدى. ئۇ كۈنلەردە خەيبەر تىنچلىق كېلىشىمدە ئىدى. ئۇلار يولدا ئايرىلىپ كەتتى. مۇھەييسە كېيىن ئابدۇللاھ ئىبنى سەھلنىڭ قېشىغا كەلگەندە ئۇ ئۆلتۈرۈلگەن ھالەتتە قانغا مىلىنىپ ياتاتتى، ئاندىن ئۇنى كۆمۈپ قويدى. مەدىنىگە قايتىپ كەلدى. ئابدۇراھمان ئىبنى سەھل ۋە مەسئۇدنىڭ ئىككى ئوغلى مۇھەييسە بىلەن ھۇۋەييسەلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا ماڭدى. ئاندىن ئابدۇراھمان ئەھۋالنى بايان قىلىشقا باشلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «چوڭدىن كەلسۇن، چوڭدىن كەلسۇن، چوڭ دېگەن قەۋمنىڭ سۆزلەيدىغان كىشىسى» دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئابدۇراھمان تۇرۇپ قالدى. ئاندىن ئۇ ئىككىسى سۆزلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر قەسەم قىلىپ قاتىل مۇشۇ دەپ ئۇنىڭدا ھەققىڭلار بارلىقنى ئىسپاتلىيالامسىلەر؟» دېدى، دەپ ھەدىسنىڭ داۋامىنى بايان قىلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

352/5 ـ وعن جابرٍ رضي اللَّهُ عنه أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ يَجْمَعُ بيْنَ الرَّجُلَيْنِ مِنْ قَتْلَى أُحُدٍ يَعْني في القَبْرِ، ثُمَّ يَقُولُ: «أَيُّهُما أَكْثَرُ أَخْذاً لِلْقُرْآنِ؟" فَإِذَا أُشِيرَ لَهُ إِلى أَحَدِهِمَا قَدَّمَهُ في اللَّحْدِ. رواه البخاريُّ.

352/5 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇھۇد غازىتى كۈنى ئۆلتۈرۈلگەنلەردىن ھەر ئىككى كىشىنى بىر قەبرىگە قويغان ئىدى. (قويۇشتىن بۇرۇن) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ ئىككىسىنىڭ قايسىسى قۇرئاننى كۆپ يادا ئالغان؟» دەپ سورىدى. ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرسىگە ئىشارەت قىلىنغان چاغدا، شۇنى قەبرىگە ئىلگىرى قويدى. [بۇخارىدىن]

353/6– وعن ابن عُمرَ رضي اللَّهُ عنهما أنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «أَرَانِي في المَنَامِ أَتَسَوَّكُ بِسِوَاكٍ، فَجَاءَنِي رَجُلانِ، أَحدُهُمَا أَكْبَرُ مِنَ الآخَرِ، فَنَاوَلْتُ السِّوَاكَ الأَصْغَرَ، فقيلَ لي: كَبِّرْ، فَدَفَعْتُهُ إِلى الأَكْبَرِ مِنْهُمَا» رواه مسلم مُسْنَداً والبخاريُّ تعليقاً.

353/6 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن چۈشۈمدە مىسۋاك ئىشلىتىپ چۈش كۆرۈپتىمەن، چۈشۈمدە مېنىڭ ئالدىمغا ئىككى ئادەم كەپتۇ، ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرى يەنە بىرىدىن چوڭ ئىدى. مەن مىسۋاكنى كىچىككە سۇنسام، ماڭا: چوڭدىن كەلسۇن دېيىلدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇنى چوڭىغا بەردىم». [مۇسلىمدىن]

354/7 ـ وعن أبي موسى رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ مِنْ إِجْلالِ اللّهِ تعالى إِكْرَامَ ذى الشَّيْبَةِ المُسْلِمِ، وَحَامِلِ الْقُرآنِ غَيْرِ الْغَالي فِيهِ، والجَافي عَنْهُ وإِكْرَامَ ذِي السُّلْطَانِ المُقْسِطِ» حديثٌ حسنٌ رواه أبو داود.

354/7 ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ياشانغان مۇسۇلمان كىشىنى ھۆرمەتلەش ۋە قۇرئاننى ئاشۇرۇەتمەستىن ۋە تاشلىۋەتمەستىن (ئەمەل قىلدىم دەپ بەكمۇ ئاشۇرۇەتمەي ئۇنى ئۇقۇماستىن تاشلاپمۇ قويماي) ئۆزىگە ئۆزلەشتۈرگەن كىشىنى ھۆرمەتلەش ۋە ئادىل (مۇسۇلمان) ئەمەلدارنى ھۆرمەتلەش الله تائالانى ئۇلۇغلاشنىڭ جۈملىسىدىندۇر». [ئەبۇداۋۇدتىن]

355/8 ـ وعن عَمْرو بنِ شُعَيْبٍ، عن أَبيهِ، عن جَدِّهِ رضي اللّهُ عنهم قال: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَيْسَ مِنَّا مَنْ لَمْ يَرْحَمْ صَغِيرَنَا، وَيَعْرِفْ شَرَفَ كَبِيرِنَا» حديثٌ صحيحٌ رواه أبو داود والترمذي، وقال الترمذي: حديثٌ حسنٌ صحيح.

وفي رواية أبي داود «حَقَّ كَبِيرِنَا».

355/8 ـ ئەمر ئىبنى شۇئەيبنىڭ چوڭ دادىسىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىچىكلىرىمىزگە رەھىم قىلمىغان ۋە چوڭلىرىمىزنىڭ ھۆرمىتىنى قىلمىغان كىشىلەر بىزدىن ئەمەس» [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «چوڭلىرىمىزنىڭ ھەققىنى تونىمىغان» دېيىلگەن.

356/9 ـ وعن مَيْمُونَ بنِ أَبي شَبِيبٍ رحمه اللّهُ أن عَائشَةَ رضي اللّه عنها مَرَّ بها سَائِلٌ، فَأَعْطَتْهُ كِسْرَةً، وَمرّ بِهَا رَجُلٌ عَلَيْهِ ثِيَابٌ وهَيْئَةٌ، فَأَقْعَدتْهُ، فَأَكَلَ فَقِيلَ لَهَا في ذلكَ؟ فقالت: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَنْزِلُوا النَّاسَ مَنَازِلَهُمْ» رواه أبو داود. لكِنْ قال: مَيْمُونُ لَمْ يُدْرِك عائِشَةَ.

وَقَدْ ذَكَرَهُ مُسْلِمٌ في أَوَّلِ صَحِيحهِ تَعْلِيقاً فقال: وَذُكِرَ عَنْ عائِشَةَ رضي اللّه عنها قالت: أَمرنا رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنْ نُنْزِل النَّاسَ مَنَازِلَهُمْ، وَذَكَرَهُ الحاكِمُ أَبُو عبدِ اللّهِ في كِتابِهِ «مَعْرِفَة عُلُومِ الحَدِيث» وقال: هو حديثٌ صحيح.

356/9 ـ مەيمۇنە ئىبنى ئەبۇشەبىب رەھمۇللادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ يېنىدىن بىر تىلەمچى ئۆتتۇبدى، ئۇ ئۇنىڭغا بىر پارچە نان بېرىپ يولغا سېلىپ قويىدى. ئاندىن ئۇنىڭغا تەق ـ تۇرقى جايىدا، بىر قەدەر ياخشىراق كىيىنگەن بىر كىشى ئۆتتۇبدى ئۇنى ئولتۇرغۇزۇپ تاماق يېگۈزدى. ئاشۇ ئىش توغرىسىدا ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن سورىلىۋىدى، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «كىشىلەرنى ئۆز ئورۇنلىرىغا قويۇڭلار (ئۆز مەرتىۋىلىرىگە)» دېگەن دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

مۇسلىمنىڭ رىۋايىتىدە: ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى «كىشىلەرنى ئۆز لايىقىدا ھۆرمەتلەڭلار» دەپ بۇيرىغان ئىدى دېيىلگەن.

357/10 ـ وعن ابن عباسٍ رضي اللّه عنهما قال: قَدِمَ عُيَيْنَةُ بْنُ حِصْنٍ، فَنَزَلَ عَلَى ابنِ أَخِيهِ الحُرِّ بْنِ قَيْسٍ، وَكَانَ مِنَ النَّفَرِ الَّذِينَ يُدْنِيهِمْ عُمَرُ رضي اللّه عنه، وَكَانَ القُرَّاءُ أَصْحَابَ مَجْلِسِ عُمَرَ وَمُشَاوَرَتِهِ، كُهُولاً كَانُوا أَوْ شُبَّاناً، فقال عُيَيْنَةُ لابْنَ أَخِيهِ: يا ابْنَ أَخي لَكَ وجْهٌ عِنْدَ هذَا الأَمِيرِ، فَاسْتَأْذِنْ لي عَلَيْهِ، فَاسْتَأْذَنَ لَهُ، فَأَذِنَ لَهُ عُمَرُ رضي اللّه عنه، فلما دَخَل: قال هِي يا ابْنَ الخَطَّابِ: فَوَاللّه مَا تُعْطِينَا الجَزْلَ، وَلا تَحْكُمُ فِينا بِالعَدْلِ، فَغَضِبَ عُمَرُ رضي اللّه عنه حَتَّى هَمَّ أَنْ يُوقِعَ بِهِ، فقال لَهُ الحُرُّ: يَا أَمِيرَ المُؤْمِنِينَ إِنَّ اللّه تعالى قال لِنَبِيِّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: ﴿خُذِ العَفْوَ وَأْمُرْ بِالعُرْفِ وَأَعْرِضْ عَنِ الجَاهِلِينَ﴾ وإِن هذا مِنَ الجَاهِلِينَ. واللّهِ ما جاوزَهَا عُمرُ حِينَ تَلاهَا عَلَيْهِ، وَكَانَ وَقَّافاً عِنْدَ كِتَابِ اللّه تعالى. رواه البخاري.

357/10 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇيەينە ئىبنى ھىسىن كەلگەندە قېرىندىشىنىڭ ئوغلى ھۇررە ئىبنى قەيس ئۆيىگە چۈشتى. ھۇررە، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېقىنلىرىدىن ئىدى. قارىلار مەيلى قېرى بولسۇن، مەيلى ياش بولسۇن ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەمسۆھبەت كىشىلىرى ۋە مەسلىھەتچىلىرى ئىدى. ئۇيەينە قېرىندىشىنىڭ ئوغلىغا: ئى قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى! سېنىڭ خەلىپىنىڭ ئالدىدا يۈزىڭ بار. كۆرۈشۈشكە ماڭا رۇخسەت ئالساڭ دېدى. ئۇ رۇخسەت سورىدى. خەلىپە ئۆمەر ئۇنىڭغا رۇخسەت بەردى. ئۇيەينە كىرىپ: ئى خەتتابنىڭ ئوغلى! الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سەن بىزگە كۆپ نەرسە بەرمىدىڭ، بىزنىڭ ئوتتۇرىمىزدا ئادىل ھۆكۈم قىلمىدىڭ دېدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئاچچىقى كەلدى. ھەتتا ئۇنى ئۇرۇشنى ئويلاپ كېتىۋېدى. ئاندىن ھۇررە ئۇنىڭغا: ئى مۆمىنلەرنىڭ خەلىپىسى! ھەقىقەتەن الله ئۆز پەيغەمبىرىگە: ﴿ئەپۇنى دوست تۇتقىن، ياخشىلىققا بۇيرىغىن ۋە نادانلار دىن يۈز ئۆرىگىن﴾ دېگەن ئىدى. ھەقىقەتەن ئۇ نادانلاردىن دېدى. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئايەت ئوقۇلۇۋاتقان چاغدا ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ سۈكۈتتە تۇردى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ الله نىڭ كىتابى ئوقۇلغان چاغدا ھەر قانداق ئىشتىن توختايدىغان زات ئىدى. [بۇخارىدىن]

358/11 ـ وعن أَبي سعيدٍ سَمُرَةَ بنِ جُنْدبٍ رضي اللّه عنه قال: لَقَدْ كنْتُ عَلَى عهْدِ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم غُلاماً، فَكُنْتُ أَحفَظُ عنْهُ، فَمَا يَمْنَعُني مِنَ القَوْلِ إِلاَّ أَنَّ هَهُنَا رِجالاً هُمْ أَسنُّ مِنِّي متفق عليه.

358/11 ـ ئەبۇسەئىد سەمۇرە ئىبنى جۇندۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاقتىدا بىر كىچىك بالا ئىدىم. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن نۇرغۇن نەرسىلەرنى يادلىۋالغان ئىدىم. لېكىن، بۇ يەردە مەندىن ياش جەھەتتە چوڭ كىشىلەر بولغاچقا ئەدەب يۈزىسىدىن مەن سۆزلىمەيمەن، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

359/12 ـ وعن أنس رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ما أَكْرَمَ شَابٌّ شَيْخاً لِسِنِّهِ إِلاَّ قَيَّضَ اللّه لَهُ مَنْ يُكْرِمُهُ عِنْد سِنِّه» رواه الترمذي وقال حديث غريب.

مَعْنى «ارْقُبُوا» رَاعُوهُ وَاحترِمُوه وأَكْرِمُوهُ، واللّه أعلم.

359/12 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر بىر ياش ياشانغان كىشىنى ئۇنىڭ ياشانغانلىقى سەۋەبىدىنلا ھۆرمەتلەيدىغانلا بولسا،

الله ئۇنىڭغا ئۇ كىشىنىڭ يېشىغا بارغاندا ئۇنى ھۆرمەتلەيدىغان بىر كىشىنى ئورۇنلاشتۇرۇپ بېرىدۇ». [تىرمىزىدىن]

## 45 ـ باب

## ياخشى كىشىلەرنى زىيارەت قىلىش ۋە ئۇلار بىلەن ھەمسۆھبەت بولۇش، ئۇلارغا ھەمراھ بولۇش، ئۇلارنى ياخشى كۆرۈش، ئۇلارنى زىيارەت قىلىشقا تەكلىپ قىلىش، ئۇلاردىن دۇئا تەلەپ قىلىش ۋە ئۇلۇغ جايلارنى زىيارەت قىلىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَإِذْ قَالَ مُوسَى لِفَتَاهُ لا أَبْرَحُ حَتَّى أَبْلُغَ مَجْمَعَ الْبَحْرَيْنِ أَوْ أَمْضِيَ حُقُباً قَالَ لَهُ مُوسَى هَلْ أَتَّبِعُكَ عَلَى أَنْ تُعَلِّمَنِ مِمَّا عُلِّمْتَ رُشْداً﴾ ﴿ئۆز ۋاقتىدا مۇسا ياش خادىمىغا (يەنى يۇشەئ ئىبنى نۇنغا): «ئىككى دەريانىڭ قوشۇلىدىغان جايىغا يەتمىگىچە مېڭىشىمنى توختاتمايمەن،( شۇ جاغدا يەتكەنگە قەدەر) ئۇزاققىچە مېڭىۋېرىمەن» دېدى. مۇسا ئۇنىڭغا: «الله ساڭا بىلدۈرگەن توغرا ئىلىمنى ماڭا ئۆگىتىشىڭ ئۈچۈن ساڭا ئەگىشەيمۇ؟ (يەنى سۆھبىتىڭدە بولايمۇ؟)» دېدى﴾[1] ﴿وَاصْبِرْ نَفْسَكَ مَعَ الَّذِينَ يَدْعُونَ رَبَّهُمْ بِالْغَدَاةِ وَالْعَشِيِّ يُرِيدُونَ وَجْهَهُ﴾ ﴿سەن پەرۋەردىگارىڭنىڭ رازىلىقىنى تىلەپ، ئەتىگەن ـ ئاخشامدا ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىدىغانلار (يەنى ئاجىز، كەمبەغەل مۇسۇلمانلار) بىلەن سەۋرچان بولغان ھالدا بىللە بولغىن، ھاياتىي دۇنيانىڭ زىبۇ زىننىتىنى (يەنى مۇشرىكلارنىڭ چوڭلىرىنىڭ سۆھبىتىنى) دەپ، ئۇلارنى كۆزگە ئىلماي قالمىغىن﴾[2].

360/1 ـ وعن أنسٍ رضي اللَّه عنه قال: قال أبو بكر لِعمرَ رضي اللَّهُ عنهما بَعْدَ وَفَاةِ رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: انْطَلِقْ بِنَا إِلى أُمِّ أَيْمنَ رضي اللَّه عنها نَزُورُهَا كَما كانَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يزُورُهَا، فلَمَّا انْتَهَيا إِلَيْهَا، بَكَتْ، فَقَالاَ لَهَا: مَا يُبْكِيكِ أَما تَعْلَمِينَ أَنَّ ما عِنْدَ اللَّهِ خيرٌ لرسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم؟ فقالت: إِنِّي لا أَبْكِي أَنِّي لأَعْلَمُ أَنَّ ما عِندَ اللَّهِ تعالَى خَيْرٌ لرسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ولَكِنْ أَبْكي أَنْ الوَحْيَ قَدِ انْقَطَعَ مِنَ السَّماءِ. فَهَيَّجَتْهُما على البُكَاءِ، فَجعلا يَبْكِيانِ معهَا. رواه مسلم.

**360/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ئەبۇبەكرى، ئۆمەرگە (الله ئۇنىڭكىسىدىن رازى بولسۇن!): يۈرە، ئۇممۇئەيمەن (رەزىيەللاھۇ ئەنھا) نى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يوقلاپ تۇرىدىغاندەك بىرىپ يوقلاپ كېلەيلى، دېدى. ئۇئىككىسى ئۇممۇئەيمەننىڭكىگە كەلگەن چاغدا ئۇ يىغلاپ كەتتى. ئۇ ئىككەيلەن ئۇنىڭغا: نېمىگە يىغلايسىز؟ الله نىڭ دەرگاھىدىكى نەرسىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن ياخشى ئىكەنلىكىنى بىلمەمسىز؟ دېدى. ئۇممۇئەيمەن: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن الله نىڭ دەرگاھىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكىنى بىلمەي يىغلىمىدىم. لېكىن، مەن ۋەھىينىڭ ئاسماندىن ئۈزۈلۈپ قالغانلىقىغا يىغلايمەن دەپ، ئۇ ئىككىسىنىمۇ يىغلىتىپ قويدى. ئاندىن ئۇ ئىككىسىمۇ، ئۇممۇئەيمەن بىلەن بىرگە يىغلاپ كېتىشتى. [مۇسلىمدىن]

[1] سۈرە كەھف 60 ـــ 66 ـ ئايەتلىرى.
[2] سۈرە كەھف 28 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

361/2 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أنَّ رَجُلاً زَارَ أخاً لَهُ في قَريَةٍ أُخْرَى، فَأَرْصد اللّهُ تعالى على مَدْرجَتِهِ ملَكاً، فَلَمَّا أتَى عَلَيْهِ قال: أيْن تُريدُ؟ قال: أُرِيدُ أخاً لي في هذِهِ الْقَرْيَةِ. قال: هَلْ لَكَ علَيْهِ مِنْ نِعْمَةٍ تَرُبُّهَا عَلَيْهِ؟ قال: لا، غَيْر أنِّي أَحْبَبْتُهُ في اللّهِ تعالى، قال: فَإنِّي رسول اللّهِ إلَيْكَ بأنَّ اللّه قَدْ أَحبَّكَ كَما أَحْبَبْتَهُ فِيهِ» رواه مسلم.

يقال: «أَرْصدَه» لِكَذا: إذَا وكَّلَهُ بِحِفْظِهِ، و «المدْرَجَةُ» بفتح الميمِ والراء: الطَّريقُ ومعنى «تَرُبُّهَا»: تَقُومُ بهَا، وتَسْعَى في صَلاحِهَا.

362/2 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « بىر كىشى باشقا بىر يۇرتتىكى (دىنىي) قېرىندىشىنى يوقلاپ ماڭدى، ئاندىن الله تائالا ئۇنىڭ يولىغا بىر پەرىشتىنى قويدى. ئاندىن ئۇ كىشى مېڭىپ پەرىشتىنىڭ قېشىغا كەلگەندە پەرىشتە: قەيەرگە ماڭدىڭ؟ دەپ سورىدى. ئۇ كىشى: بۇ يۇرتتىكى بىر قېرىندىشىمنى يوقلاپ كېلەي، دەپ ماڭدىم دېدى. پەرىشتە: سېنىڭ ئۇ كىشىنىڭ يېنىغا بېرىپ بىرەر نەرسىگە ئېرىشىش مۇددىئايىڭ بارمىدى؟ دېدى. ئۇ كىشى: ياق، مەن ئۇنى پەقەت الله رازىلىقى ئۈچۈن ياخشى كۆرۈشتىن باشقا تامايىم يوق، دېدى. پەرىشتە: مەن الله نىڭ ساڭا ئەۋەتكەن ئەلچىسى، ھەقىقەتەن الله سېنى سەن قېرىندىشىڭنى ياخشى كۆرگەندەك ياخشى كۆردى، دېدى ». [مۇسلىمدىن]

362/3 ـ وعنه قال: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ عَادَ مَرِيضاً أَوْ زَار أَخاً لَهُ في اللّه، نَادَاهُ مُنَادٍ: بِأَنْ طِبْتَ، وطَابَ ممْشَاكَ، وَتَبَوَّأْتَ مِنَ الجَنَّةِ منْزِلاً» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ. وفي بعض النسخ غريبٌ.

362/3 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىر كېسەلنى يوقلىسا ياكى الله يولىدا دوستلاشقان بىر قېرىندىشىنى يوقلىسا بىر نىدا قىلغۇچى ئۇنىڭغا: ياخشى ئىش قىلدىڭ، باسقان قەدەملىرىڭ ياخشى بولدى ۋە ئۆزەڭگە جەننەتتىن بىر ئورۇن تەييارلىدىڭ، دەپ نىدا قىلىدۇ ». [تىرمىزىدىن]

363/4 ـ وعن أبي موسى الأشعَرِيِّ رضيَ اللّهُ عنه أن النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إنّما مثَلُ الجلِيس الصَّالِح وَجَلِيسِ السُّوءِ. كَحَامِلِ المِسْكِ، وَنَافِخِ الْكِيرِ، فَحامِلُ المِسْكِ، إمَّا أنْ يُحْذِيَكَ، وَإِمَّا أنْ تَبْتَاعَ مِنْهُ وَإِمَّا أنْ تَجِدَ مِنْهُ رِيحاً طيِّبَةً. ونَافخُ الكيرِ إمَّا أن يحْرِقَ ثيابَكَ وإمَّا أنْ تجِدَ مِنْهُ رِيحاً مُنْتِنَةً» متفقٌ عليه.

«يُحْذِيكَ»: يُعْطِيكَ.

363/4 ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ياخشى ھەمراھ بىلەن يامان ھەمراھنىڭ مىسالى ھەقىقەتەن ئىپار ساتقۇچى بىلەن تۆمۈرچىگە ئوخشايدۇ، ئىپار ساتقۇچىغا كەلسەڭ، ئۇ ئىپاردىن ساڭا بېرىدۇ ياكى سەن ئۇنىڭدىن

سېتىۋالسەن ياكى ئۇنىڭ ياخشى پۇرىقىنى پۇرىۋالىسەن. تۆمۈرچىگە كەلسەك، ئۇ ياكى (كۆيۈپلا قىلىپ) كىيىمىڭنى كۆيدۈرۈۋېتىدۇ ياكى ئۇنىڭ سېسىق پۇرىقىنى پۇرايسەن»[1]. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

364/5 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه، عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «تُنْكَحُ المَرْأَةُ لأَرْبعٍ: لِمالِهَا، وَلِحَسَبِهَا، وَلِجَمَالِهَا، ولِدِينِهَا، فَاظْفَرْ بِذَاتِ الدِّينِ تَرِبَتْ يَدَاك» متفقٌ عليه.

ومعناه: أَنَّ النَّاس يَقْصِدُونَ في الْعَادَةِ مِنَ الْمَرْأَةِ هَذِهِ الخِصَالَ الأَرْبَعَ، فَاحِرِصْ أَنْتَ عَلى ذَاتِ الدِّينِ. وَاظْفَرْ بِهَا، واحْرِص عَلَى صُحْبَتِهَا.

364/4 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەر ئايال كىشىگە مۇنداق تۆت تەرەپىنى كۆزدە تۇتۇپ ئۆيلىنىدۇ، ئۇنىڭ مېلىنى، نەسەبىنى، جامالىنى ۋە دىنىنى. سەن دىيانەتلىك ئايالنى تاللىغىن، شۇنداق قىلساڭ قولۇڭ تويىغا مىلىنىدۇ (قىلغان ئەمگىكىڭگە مەنپەئەت يوقىدۇ)»[2]. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

365/6– وعنْ ابن عباسٍ رضي اللّه عنهما قال: قال النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لِجِبْرِيلَ: «مَا يمْنَعُكَ أَنْ تَزُورَنَا أَكْثَرَ مِمَّا تَزُورنَا؟» فَنَزَلَتْ: ﴿ومَا نَتَنَزَّلُ إِلاَّ بِأَمْرِ رَبِّكَ لَهُ مَا بَيْنَ أَيْدِينَا وَمَا خَلْفَنَا وما بَيْنَ ذلِكَ﴾ رواه البخاري.

365/6 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامغا: «بىزنى ئادەتتىكىدىن كۆپرەك زىيارەت قىلىشىڭغا نېمە توسقۇنلۇق قىلىدۇ؟» دېگەندە، بۇ ئايەت چۈشتى ﴿بىز بىر جايدىن يەنە بىر جايغا پەقەت الله نىڭ بۇيرۇقى بىلەنلا يۆتكىلەلەيمىز. بىزنىڭ ئالدى ـ كەينىمىزدىكى ۋە شۇنىڭ ئارىلىقىدىكى نەرسىلەر الله غا خاستۇر﴾. [بۇخارىدىن]

366/7 ـ وعنْ أَبي سعيدٍ الخُدْرِيِّ رضي اللّه عنه، عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا تُصَاحِبْ إِلاَّ مُؤْمِناً، ولا يَأْكُلْ طعَامَكَ إِلاَّ تَقِيٌّ». رواه أبو داود، والترمذي بإِسْنَادٍ لا بأْس بِهِ.

366/7 ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سەن پەقەت مۆمىن بىلەنلا ھەمسۆھبەت بولغىن، تائامىڭنى پەقەت تەقۋادارلارلا يېسۇن». [ئەبۇداۋۇدتىن]

367/8 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه أن النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الرَّجُلُ عَلَى دِينِ خَلِيلِهِ، فَلْيَنْظُرْ أَحَدُكم مَنْ يُخَالِلُ». رواه أبو داود. والترمذي بإِسنادٍ صحيح، وقال الترمذي: حديثٌ حسنٌ.

367/8 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىركىشىنىڭ دىيانىتى ئۆزىنىڭ دوستىنىڭ دىيانىتىگە قارىتا بولىدۇ، شۇڭا سىلەر دوست بولماقچى بولغان ئادەمگە قاراپ دوستلىشىڭلار». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

(1) بۇ يەردە دېمەكچى بولغىنى مەلۇم بىر كەسىپ ئەھلى بىلەن دوستلىشىش ياكى دوستلاشماسلىق مەسىلىسى بولماستىن بەلكى ياخشى يامخان ئادەم بىلەن ئارىلىشىشتىن كېلىپ چىقىدىغان نەتىجىگە كەلتۈرۈلگەن مىسالدۇر.

(2) بۇ ھەدىستىن شۇنى كۆرىۋالىمىزكى، ئەرلەر ئۆيلىنىشتە ئاشۇ تۆت خىسلەتنىڭ مەلۇم بىرىنى كۆزلەيدۇ. ئەگەردە بىر مۇسۇلمان ئەر ئۆزى تويلاشماقچى بولغان لايىقىنىڭ دىيانىتىنى ئاساس قىلغان بولسا، ئۇنىڭ تۇرمۇشى بەختلىك، بەركەتلىك، پەرزەنتلىرىمۇ دىيانەتلىك بولىدۇ

368/9 - وعن أبي موسى الأشْعَرِيِّ رضي اللَّهُ عنه أن النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «المَرْءُ مَعَ مَنْ أَحَبَّ». متفق عليه.

وفي رواية قال: قيل للنبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: الرجل يحب القوم ولَمْا يلحق بهم؟ قال: «المرء مع من أحب».

368/9 - ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشى ئۆزى ياخشى كۆرگەن ئادەمى بىلەن بىللە بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر كىشى سالىھ كىشىلەرنى ياخشى كۆرۈپ ئۇلارنىڭ مەرتىۋىسىگە يېتەلمىگەن بولسا قانداق بولىدۇ؟ دېيىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىشى ياخشى كۆرگەن ئادەمى بىلەن بىللە بولىدۇ» دېدى، دېيىلگەن.

369/10- وعن أنس رضي اللَّه عنه أن أعرابياً قال لرسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: مَتَى السَّاعَةُ؟ قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَا أَعْدَدْتَ لَهَا؟» قال: حُب اللَّهِ ورسولِهِ قال: «أَنْتَ مَعَ مَنْ أَحْبَبْتَ». متفقٌ عليه، وهذا لفظ مسلم.

وفي روايةٍ لهما: مَا أَعْدَدْتُ لَهَا مِنْ كَثِيرِ صَوْمٍ، وَلا صَلاةٍ، وَلا صَدَقَةٍ، وَلَكِنِّي أُحِبُّ اللَّه وَرَسُولَهُ.

369/10 - ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر ئەئرابىي پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: قىيامەت قاچان بولىدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قىيامەتكە نېمىلەرنى تەييارلىدىڭ؟» دېدى. ئۇ كىشى: اللہ ۋە اللہ نىڭ رەسۇلىنى ياخشى كۆرۈشنى، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن ياخشى كۆرگەن كىشى بىلەن بىللە بولىسەن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: مەن ئۇنىڭغا كۆپ روزىلارنى ۋە كۆپ نامازلارنى ۋە كۆپ سەدىقىلەرنى تەييارلىمىدىم ۋە لېكىن مەن اللہ ۋە اللہ نىڭ رەسۇلىنى ياخشى كۆرىمەن دېدى، دېيىلگەن.

370/11 - وعن ابنِ مسعودٍ رضي اللَّه عنه قال: جاءَ رَجُلٌ إلى رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: يا رسول اللَّه كَيْفَ تَقُولُ في رَجُلٍ أحبَّ قَوْماً وَلَمْ يلْحَقْ بِهِمْ؟ فقال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «المَرْءُ مَعَ مَنْ أَحَبَّ» متفقٌ عليه.

370/11 - ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بىر كىشى كېلىپ: ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى! سالىھ كىشىلەرنى ياخشى كۆرۈپ ئۇلارنىڭ مەرتىۋىسىگە يېتەلمىگەن كىشى توغرىسىدا قانداق دەيسەن؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىشى ئۆزى ياخشى كۆرگەن ئادەمى بىلەن بىللە بولىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

371/12 - وعن أبي هُريرة رضي اللَّه عنه عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «النَّاسُ معَادِنُ كَمَعَادِنِ الذَّهَبِ وَالْفِضَّةِ، خِيَارُهُمْ في الجَاهِلِيَّةِ خِيارُهُمْ في الإِسْلامِ إِذَا فقهُوا. وَالأَرْوَاحُ جُنُودٌ مُجَنَّدَةٌ، فَمَا تَعَارَفَ مِنْهَا ائْتَلَفَ، وَمَا تَنَاكَرَ مِنْهَا، اخْتَلَفَ» رواه مسلم.

وروى البخاري قوله: «الأَرْوَاحُ» إلخ، من رواية عائشة رضي اللَّه عنها.

371/12 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەر ئالتۇن ـ كۈمۈشنىڭ كانىغا ئوخشاش بىر كاندۇر، ئۇلارنىڭ جاھىلىيەتتىكى ياخشىلىرى، قاچانكى ئىسلام ئەھكاملىرىدا ئالىم بولسا، ئىسلامدىمۇ ياخشى بولغانلىرىدۇر. روھلار، روھىي دۇنيادا تۈر ـ تۈرى بىلەن ئىدى. ئۇلارنىڭ شۇچاغدا تونۇشقانلىرى بۇ دۇنيادىمۇ ئۇلپەتلىشىپ، چىقىشىپ بىللە ئۆتىدۇ. روھلاردىن شۇ چاغدا چىقىشمىغانلىرى بۇ دۇنيادا قارشىلىشىپ ئۆتىدۇ». [مۇسلىمدىن]

372/13 ـ وعن أُسَيْرِ بْنِ عَمْرٍو ويُقَالُ: ابْنُ جابِر قال: كَانَ عُمَرُ بْنُ الخَطَّابِ رضي اللَّه عنه إِذا أَتَى عَلَيْهِ أَمْدادُ أَهْلِ الْيمنِ سأَلَهُمْ: أَفِيُكمْ أُوَيْسُ بْنُ عَامِرٍ؟ حتَّى أَتَى عَلَى أُوَيْسٍ رضي اللَّه عنه، فقال له: أَنْتَ أُويْس بْنُ عامِرٍ؟ قال: نَعَمْ، قال: مِنْ مُرَادٍ ثُمَّ مِنْ قَرَنٍ؟ قال: نعَمْ، قال: فكَانَ بِكَ بَرَصٌ، فَبَرَأْتَ مِنْهُ إِلاَّ مَوْضعَ دِرْهَمٍ؟ قال: نَعَمْ. قال: لَكَ والِدَةٌ؟ قال: نَعَمْ.

قال سَمِعْتُ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «يَأْتِي علَيْكُمْ أُوَيْسُ بْنُ عَامِرٍ مع أَمْدَادِ أَهْلِ الْيَمَنِ مِنْ مُرَادٍ، ثُمَّ مِنْ قَرَنٍ كَانَ بِهِ برصٌ، فَبَرَأَ مِنْهُ إِلاَّ مَوْضعَ دِرْهَمٍ، لَهُ وَالِدَةٌ هُو بِها برٌّ لَوْ أَقْسمَ على اللَّه لأَبَرَّهُ، فَإِنِ اسْتَطَعْتَ أَنْ يَسْتَغْفِرَ لَكَ فَافْعَلْ» فَاسْتَغْفِرْ لي فَاسْتَغْفَرَ لَهُ.

فقال له عُمَرُ: أَيْنَ تُرِيدُ؟ قال: الْكُوفَةَ، قال: أَلا أَكْتُبُ لَكَ إِلى عَامِلِهَا؟ قال: أَكُونُ في غَبْراءِ النَّاسِ أَحبُّ إِلَيَّ، فلما كان من العام المقبل حج رجل من أشرافهم فوافى عمر، فسأله عن أويس، فقال: تركته رث البيت قليل المتاع، قال: سمعت رسول الله صلى الله عليه وسلم يقول: «يأتي عليكم أويس بن عامر مع أمداد من أهل اليمن من مراد، ثم من قرن، كان به برص فبرأ منه إلا موضع درهم، له والدة هو بها بر لو أقسم على الله لأبره، فإن استطعت أن يستغفر لك فافعل» فأتى أويساً، فقال: استغفر لي، قال: أنت أحدث عهداً بسفر صالح، فاستغفر لي، قال: لقيت عمر؟ قال: نعم. فاستغفر له، ففطن له الناس، فانطلق على وجهه. رواه مسلم.

وفي رواية لمسلم أيضاً عن أسير بن جابررضي الله عنه: أن أهل الكوفة وفدوا على عمر رضي الله عنه، وفيهم رجل ممن كان يسخر بأويس، فقال عمر: هل هاهنا أحد من القرنيين؟ فجاء ذلك الرجل،فقال عمر: إن رسول الله صلى الله عليه وسلم قد قال: «إن رجلاً يأتيكم من اليمن يقال له: أويس، لا يدع باليمن غير أم له، قد كان به بياض فدعا الله تعالى، فأذهبه إلا موضع الدينار أو الدرهم، فمن لقيه منكم، فليستغفر لكم».

وفي رواية له عن عمر، رضي الله عنه، قال: إني سمعت رسول الله صلى الله عليه وسلم يقول: «إن خير التابعين رجل يقال له: أويس، وله والدة وكان به بياض، فمروه، فليستغفر لكم».

قوله: «غبراء الناس» بفتح الغين المعجمة وإسكان الباء بالمد وهم فقراؤهم وصعاليكم ومن لا يعرف عينه من أخلاطهم «والأمداد» جمع مدد وهم الأعوان، والناصرون الذين كانوا يمدون المسلمين في الجهاد.

**372/13** ـ ئۇسەير ئىبنى ئەمر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا يەمەن ئەھلىدىن ياردەمچى كىشىلەر كەلگەندە ئۇلاردىن: ئاراڭلاردا ئۇۋەيس ئىبنى ئامىر بارمۇ؟ دەپ سورىدى. بارلىقنى بىلگەندىن كېيىن ئۇ، ئۇۋەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قېشىغا باردى. ئۇنىڭغا: سەن ئۇۋەيس ئىبنى ئامىرمۇ؟ دېدى. ئۇ: ھەئە، دېدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: سەن مۇراد قەبىلىسىدىكى قەرەن جەمەتىدىنمۇ؟ دېدى. ئۇ: ھەئە، دېدى. ئاندىن ئۇنىڭغا: سەندە ئاق كېسەل بار ئىدى، ئۇنىڭدىن ساقىيىپ پەقەت بىر تەڭگىچە يەر قالدى؟ دېدى. ئۇ: ھەئە، دېدى. ئۆمەر: سېنىڭ ئاناڭ بارمۇ؟ دېدى. ئۇ: ھەئە، دېدى. ئاندىن ئۆمەر: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «سىلەرگە يەمەن ئەھلىنىڭ ياردەمچى قوشۇنلىرى بىلەن مۇراد قەبىلىسىدىكى قەرەن جەمەتىدىن بولغان ئۇۋەيس ئىبنى ئامىر دېگەن كىشى كېلىدۇ. ئۇ ئاق كېسەل ئىدى، ئۇنىڭدىن ساقىيىپ بىر تەڭگىچە يەرنىڭ ئورنى قالىدۇ. ئۇنىڭ بىر ئانىسى بولۇپ ئۇ ئانىسىغا بەك ياخشىلىق قىلىدۇ، ئەگەر ئۇ الله غا قەسەملا قىلسا الله ئۇنى ئورۇنلاپ بېرىدۇ، ئەگەر ئۇنى ئۆزەڭگە مەغپىرەت تەلەپ قىلدۇرالىساڭلا مەغپىرەت تەلەپ قىلغۇزغىن» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم، ماڭا مەغپىرەت تەلەپ قىلغىن، دېدى. ئاندىن ئۇۋەيس، ئۆمەرگە مەغپىرەت تەلەپ قىلدى. ئۆمەر ئۇنىڭغا: سەن قەيەرگە بېرىشنى خالايسەن؟ دېۋىدى. ئۇ: كۇفەگە بېرىشنى خالايمەن، دېدى. ئۆمەر: ئۇيەرنىڭ باشلىقىغا سەن توغرۇلۇق خەت يېزىپ بەرمەيمۇ؟ دېدى. ئۇ كىشى: مېنىڭ كىشىلەرنىڭ ئاجىزلىرىنىڭ ئىچىدە بولغىنىم ياخشىدۇر، دېدى.

كېلەركى يىلى ھەج ۋاقتىدا كۇفىلىقلارنىڭ چوڭلىرىدىن بىر كىشىگە ئۆمەر ئۇچراشتى، ئۇنىڭدىن ئۇۋەيسنى سورىدى. ئۇ كىشىنى: مەن ھەجگە ماڭغاندا ئۇنىڭ ئۆيلىرى ۋەيرانە ۋە مال ـ مۈلۈكلىرى ناھايىتى ئاز ھالەتتە قېلىپ قالغان، دېدى. ئۆمەر: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان، دەپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۇقىرىدا سۆزلىگەنلىرىنى ئېيتىپ بەردى. ئۇ كىشى ھەجدىن قايتىپ ئۇۋەيسنىڭ قېشىغا كېلىپ: ماڭا مەغپىرەت تىلىگىن، دېدى. ئۇۋەيس: سەن بولساڭ ياخشى سەپەردىن يېڭى كەلگەن كىشى، سەن ماڭا مەغپىرەت تىلىگىن، دېدى. ئۇۋەيس ئۇ كىشىگە: سەن ئۆمەر بىلەن ئۇچرىشىپسەندە، دېدى. ئۇ كىشى: ھەئە، دېگەندىلا ئۇۋەيس ئۇ كىشى ئۈچۈن مەغپىرەت تىلىدى. ئاندىن كىشىلەر ئۇنى سىزىپ قېلىۋىدى، ئۇ كۇفىنى تاشلاپ كېتىپ قالدى. [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئۇ سەير ئىبنى جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، كۇفە ئەھلى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېنىغا كەلدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئۇۋەيسنى مەسخىرە قىلىدىغان كىشىلەردىن بىر كىشى بار ئىدى. ئۆمەر: بۇ يەردە قەرەن جەمەتىدىن بىرەرسى بارمۇ؟ دېدى. ئاندى ئۇ كىشى كەلدى. ئۆمەر: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەقىقەتەن مۇنداق دېگەن ئىدى: «سىلەرگە يەمەندىن ئۇۋەيس ئىسىملىك بىر كىشى كېلىدۇ، ئۇ يەمەنگە ئانىسىدىن باشقا نەرسىنى قالدۇرۇپ قويمايدۇ. ئۇ ھەقىقەتەن ئاق كېسەل بولۇپ الله غا دۇئا قىلىۋىدى، ئۇنىڭدىكى ئاق كېسەل ساقىيىپ پەقەت تەڭگىنىڭ ياكى تىللانىڭ ئورنىچىلىك يەر قالدى، سىلەردىن كىمكى ئۇنىڭغا ئۇچراشسا، ئۆزى ئۈچۈن مەغپىرەت تەلەپ قىلغۇزسۇن» دېگەن، دېدى، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «تابىئىنلارنىڭ ياخشىسى ھەقىقەتەن ئۇۋەيس دېيىلىدىغان كىشىدۇر. ئۇنىڭ ئانىسى بار ۋە ئاق كېسەل بولغان، ئۇنى ئۆزەڭلارغا مەغپىرەت تەلەپ قىلىشقا بۇيرۇڭلار» دېدى، دېيىلگەن.

373/14 ـ وعن عمرَ بنِ الخطاب رضي اللّه عنه قال: اسْتَأْذَنْتُ النَّبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في العُمْرَةِ، فَأَذِنَ لي، وقال: «لا تَنْسَنَا يا أَخَيَّ مِنْ دُعَائِكَ» فقال كَلِمَةً مَا يسُرُّني أَنَّ لي بِهَا الدُّنْيَا.

وفي روايةٍ قال: «أَشْرِكْنَا يَا أَخَيَّ في دُعَائِكَ». حديثٌ صحيحٌ رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

373/14 ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئۆمرە ـ ھەج قىلىش ئۈچۈن رۇخسەت سورىدىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا رۇخسەت بېرىپ: «ئى مېنىڭ قېرىندىشىم! دۇئايىڭدا بىزنى ئۇنتۇپ قالمىغىن» دېدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇ سۆزىنىڭ ئورنىغا پۈتۈن دۇنيا بولسىمۇ مېنى ئۇنچىلىك خۇشال قىلالمايتتى، دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئى قېرىندىشىم! دۇئايىڭغا بىزنىمۇ شېرىك قىلغىن» دېيىلگەن. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

374/15 ـ وعن ابن عُمرَ رضي اللّه عنهما قال: كَانَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَزُورُ قُبَاءَ رَاكِباً وَماشِياً، فَيُصلِّي فِيهِ رَكْعتَيْنِ متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ: كان النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَأْتي مَسْجِدَ قُبَاءَ كُلَّ سبْتٍ رَاكِبًا وَمَاشِياً وكَانَ ابْنُ عُمَرَ يَفْعَلُهُ.

374/15 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلاغلىق ياكى پىيادە قۇبا مەسچىتىنى زىيارەت قىلاتتى، ئۇ يەردە ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر شەنبە كۈنى ئۇلاغلىق ياكى پىيادە قۇبا مەسچىتىگە كېلەتتى، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەرمۇ شۇنداق قىلاتتى، دېيىلگەن.

## 46 ـ باب

### الله يولىدا ياخشى كۆرۈشنىڭ پەزلى ۋە ئۇنىڭغا رىغبەتلەندۈرۈش بىر كىشىنىڭ ياخشى كۆرگەن كىشىگە ئۆزىنىڭ ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى بىلدۈرۈپ قويۇش ۋە بىلدۈرۈپ قويغان كىشىگە نېمە دېيىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿مُحَمَّدٌ رَسُولُ اللّهِ وَالَّذِينَ مَعَهُ أَشِدَّاءُ عَلَى الْكُفَّارِ رُحَمَاءُ﴾ ﴿مۇھەممەد الله نىڭ رەسۇلىدۇر، ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بولغان مۆمىنلەر كۇففارلارغا قاتتىقتۇر، ئۆز ئارا كۆيۈمچاندۇر﴾[1] ﴿وَالَّذِينَ تَبَوَّأُوا الدَّارَ وَالإِيَمَانَ مِنْ قَبْلِهِمْ يُحِبُّونَ مَنْ هَاجَرَ إِلَيْهِمْ﴾ ﴿ئۇلاردىن (يەنى مۇھاجىرلاردىن) مەدىنىدە يەرلىك بولغان، ئىمانى كۈچلۈك بولغانلار (يەنى ئەنسارلار) يېنىغا ھىجرەت قىلىپ كەلگەنلەرنى (يەنى مۇھاجىرلارنى) دوست تۇتىدۇ﴾[2].

---

[1] سۈرە فەتىھ 29 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ھەشر 9 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

375/1 ـ وعن أنسٍ رضي اللّه عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «ثَلاثٌ مَنْ كُنَّ فِيهِ وَجَدَ بِهِنَّ حَلاَوَةَ الإِيمَانِ: أَنْ يَكُونَ اللَّهُ وَرَسُولُهُ أَحَبَّ إِلَيْهِ مِمَّا، سِواهُما، وأَنْ يُحِبَّ المَرْءَ لا يُحِبُّهُ إِلاَّ لِلَّهِ، وَأَنْ يَكْرَهَ أَنْ يَعُودَ فِي الكُفْرِ بَعْدَ أَنْ أَنْقَذَهُ اللَّهُ مِنْهُ، كَمَا يَكْرَهُ أَنْ يُقْذَفَ فِي النَّارِ» متفقٌ عليه.

**375/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر بىر ئادەمدە تۆۋەندىكىدەك ئۈچ نەرسە بولسا، ئۇ ئىماننىڭ ھالاۋىتىنى تېتىغان بولىدۇ. اللە ۋە اللە نىڭ رەسۇلىنى بارلىق نەرسىدىن ياخشى كۆرسە، بىر كىشى بىلەن پەقەت اللە رازىلىقى ئۈچۈنلا دوست بولسا، اللە ئۇنى كۇپۇرلۇقتىن قۇتقۇزغاندىن كېيىن كۇپۇرلۇققا قايتىشنى خۇددى ئوتقا تىرىك تاشلانغاندىنمۇ يامان كۆرسە». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

376/2 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «سبْعَةٌ يُظِلُّهُم اللّه في ظِلِّهِ يَوْمَ لا ظِلَّ إِلاَّ ظِلُّهُ: إِمامٌ عادِلٌ، وَشَابٌ نَشَأَ فِي عِبَادَةِ اللَّهِ عَزَّ وَجلَّ، وَرَجُلٌ قَلْبُهُ مَعلَّقٌ بِالمَسَاجِدِ ورَجُلان تَحَابَّا فِي اللَّهِ اجْتَمَعَا عَلَيْهِ، وَتَفَرَّقَا عَلَيْهِ، ورَجُلٌ دَعَتْهُ امْرَأَةٌ ذَاتُ مَنْصِبٍ وَجَمَالٍ، فقال: إِنِّي أَخافُ اللَّهَ، وَرَجُلٌ تَصَدَّقَ بِصَدَقَةٍ، فَأَخْفَاهَا حَتَّى لا تَعْلَمَ شِمَالُهُ ما تُنْفِقُ يَمِينُهُ، وَرَجُلٌ ذَكَرَ اللَّهَ خَالِياً فَفَاضَتْ عَيْنَاهُ» متفقٌ عليه.

**376/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اللە نىڭ سايىسىدىن باشقا ھېچقانداق سايە يوق بولغان قىيامەت كۈنىدە اللە ئۆز سايىسىگە ئالىدىغان يەتتە تۈرلۈك ئادەم بار: ❶ ئادىل (مۇسۇلمان) پادىشاھ. ❷ اللە نىڭ ئىبادىتىدە ئۆسۈپ يېتىلگەن ياش. ❸ قەلبى اللە نىڭ مەسچىتىگە باغلانغان كىشى. ❹ اللە يولىدا دوست بولۇپ اللە ئۈچۈن بىر يەرگە كەلگەن ۋە اللە ئۈچۈن ئايرىلغان ئىككى كىشى. ❺ چىرايلىق ئايال ئۇنى ئۆزىگە چاقىرسا: "مەن اللە دىن قورقىمەن" دەپ رەت قىلغان كىشى. ❻ ئوڭ قولى نېمىنى بەرگەنلىكىنى سول قولى بىلمەي قالغىدەك دەرىجىدە مەخپىي سەدىقە بەرگەن كىشى. ❼ خالىي جايدا اللە نى زىكىر قىلىپ ياش تۆككەن كىشى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

377/3 ـ وعنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إن اللّه تعالى يقولُ يَوْمَ الْقِيَامةِ: أَيْنَ الْمُتَحَابُّونَ بِجَلالِي؟ الْيَوْمَ أُظِلُّهُمْ فِي ظِلِّي يَومَ لا ظِلَّ إِلاَّ ظِلِّي» رواه مسلم.

**377/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اللە تائالا ھەقىقەتەن قىيامەت كۈنى مېنىڭ ئۇلۇغلۇقۇم بىلەن دوستلاشقان كىشىلەر قەيەردە؟ بۈگۈن، مەن ئۇلارنى مېنىڭ سايەمدىن باشقا ھېچقانداق سايە يوق كۈندە، ئۆز سايەمگە ئالىمەن» دەيدۇ. [مۇسلىمدىن]

378/4 ـ وعنه قال: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «وَالَّذِي نَفْسِي بِيَدِهِ لا تَدْخُلُوا الجَنَّةَ حَتَّى تُؤْمِنُوا، ولا تُؤْمِنُوا حَتَّى تَحَابُّوا، أَوَلا أَدُلُّكُمْ عَلَى شَيءٍ إِذَا فَعَلْتُمُوه تَحَابَبْتُمْ؟ أَفْشُوا السَّلاَمَ بينَكم» رواه مسلم.

**378/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جېنىم ئىلكىدە بولغان زات اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بىر ئادەم مۆمىن بولمىغۇچىلىك جەننەتكە كىرمەيدۇ. بىر ـ بىرىنى ياخشى كۆرمىگۈچىلىك مۆمىن بولمايدۇ، مەن سىلەرنى ئۇنى

قىلساڭلار بىر ـ بىرىڭلارنى ياخشى كۆرىدىغان بىر ئىشقا باشلاپ قويمايمۇ؟ سىلەر ئاراڭلاردا سالامنى ئومۇملاشتۇرۇڭلار». [مۇسلىمدىن]

379/5 ـ وعنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَنَّ رَجُلاً زَار أَخاً لَهُ في قَرْيَةٍ أُخْرَى، فَأَرْصَد اللَّهُ لَهُ عَلَى مَدْرَجتِهِ مَلَكاً" وذكر الحديث إلى قوله: «إِن اللَّه قَدْ أَحَبَّكَ كَمَا أَحْبَبْتَهُ فِيهِ» رواه مسلم. وقد سبق بالباب قبله.

379/5 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىركىشى باشقا بىر يۇرتتىكى (دىنىي) قېرىندىشىنى يوقلاپ ماڭدى، ئاندىن الله تائالا ئۇنىڭ يولىغا بىر پەرىشتىنى قويدى. ئاندىن ئۇ كىشى مېڭىپ پەرىشتىنىڭ قېشىغا كەلگەندە پەرىشتە: قەيەرگە ماڭدىڭ؟ دەپ سورىدى. ئۇ كىشى: بۇ يۇرتتىكى بىر قېرىندىشىمنى يوقلاپ كېلەي دەپ ماڭدىم، دېدى. پەرىشتە: سېنىڭ ئۇ كىشىنىڭ بېنىغا بېرىپ بېرەر نەرسىگە ئېرىشىش مۇددىئايىڭ بارمىدى؟ دېدى. ئۇ كىشى: ياق، مەن: ئۇنى پەقەت الله رازىلىقى ئۈچۈن ياخشى كۆرۈشتىن باشقا تامايىم يوق، دېدى. پەرىشتە: مەن الله نىڭ ساڭا ئەۋەتكەن ئەلچىسى، الله ھەقىقەتەن سېنى سەن قېرىندىشىڭنى ياخشى كۆرگەندەك ياخشى كۆردى، دېدى». [مۇسلىمدىن]

380/6– وعن البَرَاءِ بْنِ عَازبٍ رضي اللَّهُ عنهما عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أنه قال في الأَنْصَار: «لا يُحِبُّهُمْ إِلاَّ مُؤمِنٌ، وَلا يُبْغِضُهُمْ إِلاَّ مُنَافِقٌ، مَنْ أَحَبَّهُمْ أَحبَّه اللَّهُ، وَمَنْ أَبْغَضَهُمْ أَبْغَضَهُ اللَّه» متفقٌ عليه.

380/6 ـ بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەنسارلار توغرىسىدا مۇنداق دېگەن: «ئۇلارنى پەقەت مۆمىنلەرلا ياخشى كۆرىدۇ ۋە مۇناپىقلارلا يامان كۆرىدۇ، ئۇلارنى كىم ياخشى كۆرسە، الله ئۇنى ياخشى كۆرىدۇ، ئۇلارنى كىم يامان كۆرسە الله مۇ ئۇنى يامان كۆرىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

381/7– وعن مُعَاذٍ رضي اللَّه عنه قال: سمعتُ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «قَالَ اللَّهُ عَزَّ وَجَلَّ: المُتَحَابُّونَ في جَلالي، لَهُمْ مَنَابِرُ مِنْ نُورٍ يَغْبِطُهُمْ النَّبِيُّونَ وَالشُّهَدَاءُ». رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

381/7 ـ مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «الله تائالا مۇنداق دېدى: مېنىڭ ئۇلۇغلۇقۇم توغرىسىدا دوستلاشقان كىشىلەرگە نۇردىن بولغان مۇنبەرلەر تەييارلىنىدۇ، ئۇلارنىڭ دەرىجىسىنى پەيغەمبەرلەرمۇ ۋە شېھىتلەرمۇ ئارزۇ قىلىپ كېتىدۇ». [تىرمىزىدىن]

382/8 ـ وعن أَبي إِدريس الخَولانيِّ رَحِمَهُ اللَّهُ قال: دَخَلْتُ مَسْجِدَ دِمَشْقَ، فَإِذَا فَتًى بَرَّاقُ الثَّنَايَا وَإِذَا النَّاسُ مَعهُ، فَإِذَا اخْتَلَفُوا في شَيْءٍ، أَسْنَدُوهُ إِلَيْهِ، وَصَدَرُوا عَنْ رَأْيِهِ، فَسأَلْتُ عَنْهُ، فَقِيلَ: هَذَا مُعَاذُ بْنُ جَبَلٍ رضي اللَّه عنه، فَلَمَّا كَانَ مِنَ الْغَدِ، هَجَّرْتُ، فَوَجَدْتُهُ قَدْ سَبَقَني بِالتَّهْجِيرِ، ووَجَدْتُهُ يُصَلِّي، فَانْتَظَرْتُهُ حَتَّى قَضَى صلاتَهُ، ثُمَّ جِئْتُهُ مِنْ قِبَلِ وجْهِهِ، فَسَلَّمْتُ عَلَيْهِ، ثُمَّ قُلْتُ: وَاللَّهِ إِنِّي لأَحِبُّكَ للَّهِ، فَقَالَ: آللَّهِ؟ فَقُلْتُ: أَللَّهِ، فقال: آللَّهِ؟ فَقُلْتُ: أَللَّهِ، فَأَخَذَني بِحَبْوَةِ رِدَائي، فَجبذَني إِلَيْهِ، فَقَالَ: أَبْشِرْ، فَإِنِّي سَمِعْتُ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ

وسَلَّم يقول: «قالَ اللَّهُ تعالى وَجَبَتْ مَحبَّتِي لِلْمُتَحَابِّينَ فيَّ، والمُتَجالِسِينَ فيَّ، وَالمُتَزَاوِرِينَ فيَّ، وَالمُتَباذِلِينَ فيَّ» حديث صحيح رواه مالِكٌ في المُوطَّإِ بإِسنادِهِ الصَّحيح.

قَوْلُهُ «هَجَّرْتُ» أيْ بَكَّرْتُ، وهُوَ بتشديد الجيم قوله: «آللَّهِ فَقُلْتُ: أَللَّهِ» الأوَّلُ بهمزةٍ ممدودةٍ للاستفهام، والثاني بِلا مدٍ.

**382/8** ـ ئەبۇئىدرىس خەۋلانى رەھمەھۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن دەمەشقنىڭ بىر مەسچىتىگە كىردىم. ئۇ مەسچىتتە كۆلۈمسىرەپ تۇرىدىغان بىر ياش بار ئىكەن، كىشىلەر ئۇنىڭ بىلەن بىللە تۇرۇشۇپتۇ، ئەگەر ئۇلار بىر نەرسە ئۈستىدە تالىشىپ قالسا ئۇنىڭ پىكرىنى ئېلىپ قايتىدىكەن. مەن ئۇ يىگىت توغرۇلۇق باشقىلاردىن سورىدىم. باشقىلار: بۇ مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بولىدۇ، دېدى. ئەتىسى ئەتىگەندە مەسچىتكە بالدۇر بارسام ئۇ مەندىنمۇ بالدۇر كېلىپ ناماز ئوقۇۋېتىپتۇ، مەن ئۇ نامىزىنى ئوقۇپ بولغىچە كۈتۈپ تۇردۇم، ئاندىن ئۇنىڭ ئالدى تەرىپىگە كېلىپ ئۇنىڭغا سالام قىلىپ: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن سېنى الله ئۈچۈن ياخشى كۆرىمەن دېدىم. ئۇ: الله ئۈچۈنمۇ؟ دېدى. مەن: ھەئە، الله ئۈچۈن دېدىم. ئۇ: الله ئۈچۈنمۇ؟ دېدى. مەن: ھەئە، الله ئۈچۈن دېدىم. ئۇ مېنى تونۇمىنىڭ پېشىدىن تۇتۇپ ئۆزىگە تارتتى. ئاندىن: خۇش بېشارەت بولسۇن! مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: مېنىڭ مۇھەببىتىم مەن ئۈچۈن دوستلاشقان، مەن ئۈچۈن بىللە ئولتۇرۇشقان، مەن ئۈچۈن زىيارەت قىلىشقان، مەن ئۈچۈن ئۆز ئارا بىر نەرسىلەرنى بېرىشكەن كىشىلەرگە ۋاجىب بولدى» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان دېدى. [مۇئەتتادىن]

**383/9** ـ عن أبي كَرِيمَةَ المِقْدَادِ بن مَعْدِ يكَرِب رضي اللَّه عنه عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال «إِذَا أَحَبَّ الرَّجُلُ أَخَاهُ، فَلْيُخْبِرْه أنَّهُ يُحِبُّهُ» رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

**383/9** ـ ئەبۇكەرىمە مىقداد ئىبنى مەئدىي كەرىبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر بىر كىشى بىر قېرىندىشىنى ياخشى كۆرسە ئۇنىڭغا ئۇنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى دەپ قويسۇن». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

**384/10** ـ وعن مُعَاذٍ رضي اللَّه عنه، أنَّ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، أَخَذَ بِيَدِهِ وقال: «يَا مُعَاذُ واللَّهِ، إِنِّي لأُحِبُّكَ، ثُمَّ أُوصِيكَ يَا مُعاذُ لا تَدَعنَّ في دُبُرِ كُلِّ صلاةٍ تَقُولُ: اللَّهُم أَعِنِّي على ذِكْرِكَ وَشُكْرِكَ، وحُسنِ عِبَادتِك». حديث صحيحٌ، رواه أبو داود والنسائي بإسناد صحيح.

**384/10** ـ مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ قولىنى تۇتۇپ تۇرۇپ: «ئى مۇئاز! الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن سېنى ياخشى كۆرىمەن» دېدى. ئاندىن ۋەسىيەت قىلىپ: «ئى مۇئاز! سەن ھەر نامازنىڭ كەينىدە ”ئاللاھۇممە ئەئىننى ئەلا زىكرىكە ۋە شۇكرىكە ۋە ھۇسنى ئىبادەتىكە“[1] دېيىشنى تاشلاپ قويمىغىن» دېدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە نەسەئىدىن]

[1] ئى الله سەن ماڭا، سېنى ئەسلەشكە ۋە ساڭا شۈكرى ئېيتىشقا ۋە ساڭا ياخشى ئىبادەتلەرنى قىلىشقا ياردەم بەرگىن.

385/11 ـ وعن أنسٍ، رضي اللّه عنه، أنَّ رَجُلاً كَانَ عِنْدَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَمَرَّ بِهِ رجل، فَقال: يارسول اللّهِ إِنِّي لأُحِبُّ هَذا، فقال له النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَأَعْلَمتَهُ؟» قَالَ: لا قَالَ: «أَعْلِمْهُ» فَلَحِقَهُ، فَقَالَ: إِنِّي أُحِبُّكَ في اللّه، فقالَ: أَحَبَّكَ الَّذِي أَحْبَبْتَنِي لَهُ. رواه أبو داود بإِسنادٍ صحيح.

385/11 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا ئىدى، ئاندىن يېنىدىن بىر كىشى ئۆتۈپ كەتتى. ئۇ كىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن ئۇنى ياخشى كۆرىمەن دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «ئۇنىڭغا بىلدۈردۈڭمۇ؟» دېدى. ئۇ: ياق، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنىڭغا بىلدۈرۈپ قويغىن» دېدى. ئاندىن ئۇ كىشى ئۇنىڭغا يېتىشىۋېلىپ: مەن سېنى الله يولىدا ياخشى كۆرىمەن دېدى. ئۇ كىشى: الله ئۈچۈن سەن مېنى ياخشى كۆرگەنىدەك الله مۇ سېنى ياخشى كۆرگەي، دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 47 ـ باب

### الله نىڭ بەندىلەرنى ياخشى كۆرۈشتىكى ئالامەتلىرى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿قُلْ إِنْ كُنْتُمْ تُحِبُّونَ اللَّهَ فَاتَّبِعُونِي يُحْبِبْكُمُ اللَّهُ وَيَغْفِرْ لَكُمْ ذُنُوبَكُمْ وَاللَّهُ غَفُورٌ رَحِيمٌ﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى: «ئەگەر سىلەر الله نى دوست تۇتساڭلار، ماڭا ئەگىشىڭلاركى، الله سىلەرنى دوست تۇتىدۇ، (ئۆتكەنكى) گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ. الله ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾[1] ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا مَنْ يَرْتَدَّ مِنْكُمْ عَنْ دِينِهِ فَسَوْفَ يَأْتِي اللَّهُ بِقَوْمٍ يُحِبُّهُمْ وَيُحِبُّونَهُ أَذِلَّةٍ عَلَى الْمُؤْمِنِينَ أَعِزَّةٍ عَلَى الْكَافِرِينَ يُجَاهِدُونَ فِي سَبِيلِ اللَّهِ وَلا يَخَافُونَ لَوْمَةَ لائِمٍ ذَلِكَ فَضْلُ اللَّهِ يُؤْتِيهِ مَنْ يَشَاءُ وَاللَّهُ وَاسِعٌ عَلِيمٌ﴾ ﴿ئى مۇمىنلەر! سىلەردىن كىمكى مۇرتەد بولىدىكەن، الله (ئۇنىڭ ئورنىغا) الله ئۇلارنى دوست تۇتىدىغان، ئۇلارمۇ الله نى دوست تۇتىدىغان، مۆمىنلەرگە كۆيۈنىدىغان، كاپىرلارغا شەپقەتسىز، الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلىدىغان ۋە مالامەت قىلغۇچىنىڭ مالامىتىدىن قورقمايدىغان بىر قەۋمنى كەلتۈرىدۇ، بۇ الله نىڭ پەزلىدۇركى، ئۇنى خالىغان كىشىگە بېرىدۇ، الله نىڭ (پەزلى) كەڭدۇر، الله ھەممىنى بىلگۈچىدۇر﴾[2].

386/1 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ اللّه تعالى قال: مَنْ عادَى لِيَ وليّاً، فقدْ آذَنْتُهُ بالحَرْبِ، ومَا تَقرَّبَ إِليَّ عَبْدِي بشَيءٍ أَحَبَّ إِلَيَّ مِمَّا افْتَرَضْتُ عَلَيْهِ، ومَا يَزَالُ عَبْدِي يَتَقرَّبُ إِلَيَّ بالنَّوَافِلِ حَتَّى أُحِبَّهُ، فَإِذَا أَحْبَبْتُهُ، كُنْتُ سَمْعَهُ الَّذِي يَسْمَعُ بِهِ، وَبَصَرَهُ الَّذِي يُبْصِرُ بِهِ، ويَدَهُ الَّتي يبْطِشُ بِهَا، وَرِجْلَهُ الَّتي يَمْشِي بِها وإِنْ سَأَلَنِي أَعْطَيْتُهُ، وَلَئِنْ اسْتَعَاذَنِي لأُعِيذَنَّهُ» رواه البخاري.

386/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: "كىمكى مېنىڭ دوستۇمغا دۈشمەنلىك قىلىدىكەن، مەن ئۇنىڭغا جەڭ ئېلان قىلىمەن. بەندەمنىڭ ماڭا مەن پەرز قىلغان ئەمەل ئارقىلىق يېقىنلىق ئىزدىگىنى، مەن ئۈچۈن

[1] سۈرە ئال ئىمران 31 ـ ئايەت.
[2] سۈرە مائىدە 54 ـ ئايەت.

باشقا ھەر قانداق ئەمەللەر ئارقىلىق يېقىنلىق ئىزدىگەندىنمۇ سۆيۈملۈكتۇر. بەندەم بۇيرۇلغان پەرز ئەمەللەردىن سىرت ماڭا قوشۇمچە (يەنى نەپلە) ئەمەللەر بىلەن يېقىنلىشىدۇ. ھەتتا مەن ئۇنى ياخشى كۆرىمەن. قاچانكى، مەن ئۇنى ياخشى كۆرسەم ئۇنىڭغا ئاڭلايدىغان قۇلىقى ۋە كۆرىدىغان كۆزى، تۇتىدىغان قولى، ماڭىدىغان پۇتى بولۇپ بېرىمەن (دېمەك ھەر بىر ئەزالىرىنى ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمەن). ئەگەر مەندىن نېمىنى سورىسا شۇنى بېرىمەن. ئەگەر مەندىن پاناھلىق سورىسا پاناھىمغا ئالىمەن“ ». [بۇخارىدىن]

387/2 ـ وعنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قال: «إِذَا أَحَبَّ اللَّهُ تعالى العَبْدَ، نَادَى جِبْرِيل: إِنَّ اللَّه تعالى يُحِبُّ فُلاناً، فَأَحْبِبْهُ، فَيُحِبُّهُ جِبْرِيلَ، فَيُنَادى في أَهْلِ السَّمَاء: إِنَّ اللَّه يُحِبُّ فُلاناً، فَأَحِبوهُ، فَيُحِبُّهُ أَهْلُ السَّمَاءِ، ثُمَّ يُوْضَعَ له القَبُولُ في الأَرْضِ» متفقٌ عليه.

وفي رواية لمسلمٍ: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ اللَّه تعالى إِذا أَحبَّ عبْداً دَعا جِبْرِيلَ، فقال: إِنِّي أُحِبُّ فُلاناً فَأَحْبِبْهُ، فَيُحِبُّهُ جبْرِيلُ، ثُمَّ يُنَادِي في السَّماءِ، فَيَقُولُ: إِنَّ اللَّه يُحِبُّ فُلاناً، فَأَحِبُّوهُ فَيُحبُّهُ أَهْلُ السَّمَاءِ ثُمَّ يُوضَعُ له القَبُولُ في الأَرْضِ، وإِذا أَبْغَضَ عَبداً دَعا جِبْرِيلَ، فَيَقولُ: إِنِّي أُبْغِضُ فُلاناً، فَأَبْغِضْهُ، فَيُبْغِضُهُ جِبْرِيلُ، ثُمَّ يُنَادِي في أَهْلِ السَّماءِ: إِنَّ اللَّه يُبْغِضُ فُلاناً، فَأَبْغِضُوهُ، فَيُبْغِضُهُ أَهْلُ السَّماءِ ثُمَّ تُوضَعُ له البَغْضَاءُ في الأَرْضِ».

387/2 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « الله تائالا بىرەر بەندىنى ياخشى كۆرسە جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامغا: ”الله تائالا پالانى كىشىنى ياخشى كۆرىدۇ. ئۇنى ياخشى كۆرگىن“ دەپ نىدا قىلىدۇ، جىبرىئىلمۇ ئۇنى ياخشى كۆرىدۇ، ئاندىن جىبرىئىل ئاسمان ئەھلىگە: ”الله پالانى كىشىنى ياخشى كۆرىدۇ، ئۇنى ياخشى كۆرۈڭلار“ دەپ نىدا قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇنى ئاسمان ئەھلىمۇ ياخشى كۆرىدۇ. ئاندىن زېمىن ئەھلىگە ئۇ ئادەمگە مۇھەببەت قىلىش ئۈچۈن چۈشۈرۈلىدۇ (زېمىنغىمۇ ئۇ ئادەمنى ياخشى كۆرۈش چۈشۈرۈلىدۇ) ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « ئەگەر الله تائالا بىرەر بەندىنى ياخشى كۆرسە جىبرىئىلنى چاقىرىپ: ”مەن پالانى كىشىنى ياخشى كۆرىمەن، ئۇنى ياخشى كۆرگىن“ دەيدۇ. جىبرىئىل ئۇنى ياخشى كۆرىدۇ، ئاندىن ئاسماندا نىدا قىلىپ: ”الله پالانى كىشىنى ياخشى كۆرىدۇ، ئۇنى ياخشى كۆرۈڭلار“ دەيدۇ. ئاندىن ئۇنى ئاسمان ئەھلى ياخشى كۆرىدۇ. ئاندىن زېمىن ئەھلىگە ئۇ ئادەملەرنى ياخشى كۆرۈش چۈشۈرۈلىدۇ، ئەگەر الله بىرەر بەندىنى يامان كۆرسە جىبرىئىلنى چاقىرىپ: ”مەن پالانى كىشىنى يامان كۆرىمەن. ئۇنى يامان كۆرگىن“ دەيدۇ. ئۇنى جىبرىئىلمۇ يامان كۆرىدۇ. ئاندىن ئاسمان ئەھلىگە نىدا قىلىپ: ”پالانى كىشىنى الله يامان كۆرىدۇ، ئۇنى يامان كۆرۈڭلار“ دەيدۇ. ئاندىن ئاسمان ئەھلىمۇ ئۇنى يامان كۆرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئادەمنى كۆرۈش زېمىن ئەھلىگە چۈشۈرۈلىدۇ ».

388/3 ـ وعن عائشةَ رضي اللَّهُ عنها، أَن رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، بعَثَ رَجُلاً عَلَى سرِيَّةٍ، فَكَانَ يَقْرأُ لأَصْحابِهِ في صلاتِهِمْ، فيخْتِمُ ب ﴿قُلْ هُوَ اللَّهُ أَحَدٌ﴾ فَلَمَّا رَجَعُوا، ذَكَروا ذلكَ لرسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ

وسَلَّم، فقال: «سَلُوهُ لأيِّ شَيءٍ يَصْنَعُ ذلكَ؟» فَسَأَلوه، فَقَالَ: لأنَّهَا صِفَةُ الرَّحْمَنِ، فَأَنَا أُحِبُّ أَنْ أَقْرَأَ بِهَا، فقال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَخْبِرُوهُ أَنَّ اللَّه تعالى يُحِبُّهُ» متفقٌ عليه.

**388/3** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كىشىنى بىر قوشۇنغا قوماندان قىلىپ ئەۋەتكەن ئىدى. ئۇ كىشى ئىمام بولۇپ ئوقۇغان نامىزىدا ئوقۇغان ئايەتلىرىگە (سۈرە ئىخلاس) نى قوشۇپ ئوقۇدى. ئۇلار قايتقان چاغدا ئاشۇ ئىشنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سۆزلەپ بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر ئۇنىڭدىن نېمە ئۈچۈن شۇنداق قىلغانلىقىنى سوراڭلار؟» دېدى. ئۇلار ئۇنىڭدىن سورىدى. ئۇ: ئۇ سۈرە بولسا رەھمان تائالانىڭ سۈپىتى شۇڭا مەن ئۇنى ئوقۇشنى ياخشى كۆرىمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ كىشىگە خەۋەر بېرىڭلار، ئۇنى الله تائالا ھەققەتەن ياخشى كۆرىدۇ دېدى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 48 ـ باب

## ياخشى ئادەملەر، ئاجىز ۋە مىسكىنلەرگە زىيان يەتكۈزۈشتىن ھەزەر قىلىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَالَّذِينَ يُؤْذُونَ الْمُؤْمِنِينَ وَالْمُؤْمِنَاتِ بِغَيْرِ مَااكْتَسَبُوا فَقَدِ احْتَمَلُوا بُهْتَاناً وَإِثْماً مُبِيناً﴾ ﴿مۆمىنلەر مۆمىنلەرگە قىلمىغان ئىشلارنى (چاپلاپ) ئۇلارنى رەنجىتىدىغانلار شۇ بوھتاننى ۋە روشەن گۇناھنى ئۈستىگە ئارتىۋالغان بولىدۇ﴾[1] ﴿فَأَمَّا الْيَتِيمَ فَلا تَقْهَرْوَأَمَّا السَّائِلَ فَلا تَنْهَرْ﴾ ﴿يېتىمنى خارلىما، سائىلغا قوپاللىق قىلما﴾[2].

وأما الأحاديث، فكثيرة منها:

حديث أبي هريرة رضي الله عنه في الباب قبل هذا: «من عادى لي ولياً فقد آذنته بالحرب».

ومنهاحديث سعد بن أبي وقاص، رضي الله عنه السابق في "باب ملاطفة اليتيم" وقوله صلى الله عليه وسلم: «يا أبا بكر لئن كنت أغضبتهم، لقد أغضبت ربك».

بۇ توغرىسىدا ھەدىسلەر بەك كۆپ، ئۇلاردىن ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلغان ئىلگىرىكى بابتىكى بىر ھەدىستە قەيت قىلىنغاندەك: الله تائالا: «كىمكى مېنىڭ دوستۇمغا دۈشمەنلىك قىلىدىكەن، مەن ئۇنىڭغا جەڭ ئېلان قىلىمەن» دەيدۇ.

سەئىد ئىبنى ئەبۇۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلغان (يېتىم ئوغۇل ۋە يېتىم قىزلارغا مېھرىبانلىق قىلىش) دېگەن بابتىكى261 ـ ھەدىستىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئى ئەبۇبەكرى، ئېھتىمال سەن ئۇلارنى خاپا قىلىپ قويدۇڭ، ئەگەر سەن ئۇلارنى غەزەپلەندۈرۈپ قويساڭ الله ساڭا غەزەپلىنىدۇ» دېگەن سۆزلىرىمۇ مۇشۇ ماۋزۇدا بايان قىلىنماقچى بولغان ھەدىسلەر قاتارىدىندۇر.

---

[1] سۈرە ئەھزاب 58 ـ ئايەت.
[2] سۈرە زۇھا 9 ــــ 10 ـ ئايەتلەر.

389/1 ـ وعن جُنْدَبِ بنِ عبد اللّه رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ صَلَّى صَلاَةَ الصُّبْحِ، فَهُوَ في ذِمَّةِ اللّه، فَلا يَطْلُبَنَّكُمْ اللّهُ مِنْ ذِمَّتِهِ بِشيَءٍ، فَإِنَّهُ مَنْ يَطْلُبْهُ مِنْ ذِمَّتِهِ بِشيَءٍ، يُدْرِكْهُ، ثُمَّ يَكُبُّهُ عَلى وَجْهِهِ في نَارِ جَهَنَّمَ» رواه مسلم.

**389/1 ـ** جۇندەب ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ناماز بامداتنى ئوقۇسا، ئۇ اللەنىڭ كېپىللىكىدە بولىدۇ. ئۇ اللە نىڭ كېپىللىكىدىكى كىشىلەرگە ھېچكىم تەگمىسۇن، الله سىلەردىن ئۇز كېپىللىكىدىكى نەرسە توغرۇلۇق ھېساب ئالماقچى بولۇپ قالمىسۇن. الله ئۇز كېپىللىكىدىكى نەرسە توغرۇلۇق ھېساب ئالماقچى بولسا، ئۇنى تۇتۇپ يۈزى بىلەن دوزاخقا تاشلايدۇ (يەنى بامدات نامىزىنى ۋە باشقا ياخشى ئەمەللەرنى قىلىپ اللەنىڭ كېپىللىكىگە ئۆتكەن كىشىگە ھېچكىم ئازار قىلمىسۇن)». [مۇسلىمدىن]

## 49 ـ باب

### ھۆكۈمنى كىشىلەرنىڭ سىرتىغا قاراپ چىقىرىش ئۇلارنىڭ سىرلىرىنى الله غا تاپشۇرۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَإِنْ تَابُوا وَأَقَامُوا الصَّلاةَ وَآتَوُا الزَّكَاةَ فَخَلُّوا سَبِيلَهُمْ﴾ ﴿ئەگەر ئۇلار تەۋبە قىلسا، ناماز ئوقۇسا، زاكات بەرسە ئۇلارنى قويۇپ بېرىڭلار﴾[1].

390/1 ـ وعن ابن عمر رضي اللّه عنهما، أن رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «أُمِرْتُ أَنْ أُقَاتِلَ النَّاسَ حَتَّى يَشْهَدُوا أَنْ لا إِلهَ إِلاَّ اللّه، وَأَنَّ مُحَمَّداً رسولُ اللّهِ، ويُقِيمُوا الصَّلاةَ، وَيُؤتوا الزَّكاةَ، فَإِذَا فَعَلُوا ذلكَ، عَصمُوا مِنِّي دِماءَهُمْ وَأَمْوالَهُمْ إِلاَّ بِحَقِّ الإِسْلامِ، وحِسابُهُمْ عَلى اللّه تعالى» متفقٌ عليه.

**390/1 ـ** ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن كىشىلەر بىلەن ھەتتاكى ئۇلار بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھنىڭ يوقلۇقىغا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ الله نىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بەرگىچە ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇلدۇم. ئەگەر ئۇلار شۇلارنى قىلسا، ئۇلار ناماز ئوقۇسا، زاكات بەرسە، ئۇلار قانلىرىنى ۋە ماللىرىنى مەندىن ساقلاپ قالىدۇ. پەقەت ئىسلامنىڭ ھەققى بىلەن ساقلاپ قالالمايدۇ[2]». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

391/2 ـ وعن أبي عبدِ اللّه طَارِقِ بن أُشَيْمٍ، رضي اللّه عنه، قال: سمعتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «مَنْ قال لا إِلهَ إِلاَّ اللّهُ، وَكَفَرَ بِما يُعْبَدُ مِنْ دُونِ اللّهِ، حَرُمَ مالُهُ وَدَمُهُ، وَحِسابُهُ على اللّه تعالى» رواه مسلم.

**391/2 ـ** تارىق ئىبنى ئۇشەيم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «كىمكى بىر الله دىن باشقا ھېچ

[1] سۈرە تەۋبە 5 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] يەنى ئىسلامدا قان تۆكۈشكە ئۇختاش جىنايەت سادىر قىلغان بولسا ئىسلامنىڭ ھەققى ـ ھۆرمىتى بىلەن ئۇنىڭغا بېرىلىدىغان جازا ئىجرا قىلىنىۋېرىدۇ.

ئىلاھ يوق دېسە ۋە الله دىن باشقا ئىبادەت قىلىنىۋاتقان بۇتلىرىنى ئىنكار قىلسا، ئۇنىڭ مېلى ۋە قېنىنى تېگىش ھارامدۇر. ئەمما ئۇلارنىڭ ئىچكى سىرلىرىنىڭ ھېسابى الله غىدۇر». [مۇسلىمدىن]

392/3 ـ وعن أبي مَعْبدٍ المِقْدَادِ بنِ الأَسْوَدِ، رضي اللّه عنه، قال: قلت لِرسُولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: أَرَأَيْتَ إِنْ لَقيتُ رَجُلاً مِنَ الكُفَّارِ، فَاقْتَتَلْنَا، فَضَرَبَ إِحْدَى يَدَيَّ بِالسَّيْفِ، فَقَطَعَهَا ثُمَّ لاذَ مِنِّي بِشَجَرَةٍ، فقال: أَسْلَمْتُ للّهِ، أَأَقْتُلُهُ يا رسولَ اللّه بَعْدَ أَنْ قَالَها؟ فَقَالَ: «لا تَقْتُلْهُ»، فَقُلْتُ يا رسُولَ اللّهِ قطعَ إِحدَى يَدَيَّ، ثُمَّ قال ذلكَ بَعْدَما قَطعَها؟ فقال: «لا تَقْتُلْهُ، فإِنْ قَتَلْتَهُ، فَإِنَّهُ بِمنزِلَتِكَ قَبْلَ أَنْ تَقْتُلَهُ. وَإِنَّكَ بِمَنْزِلَتِهِ قَبْلَ أَنْ يَقُولَ كَلِمَتَهُ التي قال» متفقٌ عليه.

ومعنى "إِنَّهُ بِمَنْزِلَتِكَ" أَيْ: مَعْصُومُ الدَّمِ مَحْكُومٌ بِإِسْلامِهِ، ومعنى "إِنَّكَ بِمَنْزِلَته" أَيْ: مُبَاحُ الدَّمِ بِالْقِصَاصِ لِوَرَثَتِهِ، لا أَنَّهُ بِمَنْزِلَتِهِ فِي الْكُفْرِ، واللّه أعلم.

392/3 ـ ئەبۇمەئبەدىل مىقداد ئىبنى ئەسۋەد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەگەر مەن بىر كاپىرغا ئۇچرىشىپ قالسام، ئاندىن بىز ئۇرۇشساق، ئۇ ئىككى قولۇمنىڭ بىرىنى قىلىچ بىلەن چېپىپ ئۈزۈۋەتسە ئاندىن ئۇ بىر دەرەخ بىلەن پاناھلىنىپ: الله غا ئىمان كەلتۈردىم، دېسە ئۇنىڭ سۆزىدىن كېيىن ئۇنى ئۆلتۈرەمدىم؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى ئۆلتۈرمەيسەن» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ مېنىڭ قولۇمنىڭ بىرىنى ئۈزۈۋەتكەن تۇرسا ئۇ سۆزنى قولۇمنى ئۈزۈۋەتكەندىن كېيىن دېگەن تۇرسا، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى ئۆلتۈرمەيسەن، ئەگەر ئۇنى ئۆلتۈرسەڭ ئۇ سېنىڭ، سەن ئۇنى ئۆلتۈرۈشتىن ئىلگىرىكى سالاھىيىتىڭدە بولىدۇ ۋە سەن ئۇنىڭ شاھادەت كەلىمىنى ئېيتىشتىن ئىلگىرىكى سالاھىيىتىدە بولۇپ قالىسەن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

"پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇ سېنىڭ ئورنىڭدا، بولىدۇ دېگىنى مۇسۇلمانلارغا ئوخشاش ئۇنىڭ مېلى ۋە قېنىنى تېگىش ھارام بولغان بولىدۇ، دېگىنىدۇر. سەن ئۇنىڭ ئورنىدا بولۇپ قالىسەن دېگىنى سەن ئۇنى ئۆلتۈرسەڭ، ئۇ شاھادەت كەلىمىسى بىلەن ئۆلگەچكە ۋارىسلىرى ئۇنىڭ ئۈچۈن سەندىن قىساس ئېلىشقا لايىق بولىدۇ، دېگەنلىكتۇر. ھەرگىزمۇ سەن ئۇنىڭ كۇپۇرلۇق ئورنىدا بولۇپ قالىسەن دېگەنلىكى ئەمەس، ھەقىقەتنى الله ئۆزى بىلىدۇ".

393/4 ـ وعن أُسامةَ بنِ زَيْدٍ، رضي اللّه عنهما، قال: بعثَنَا رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إلى الحُرَقَةِ مِنْ جُهَيْنَةَ، فَصَبَّحْنا الْقَوْمَ عَلى مِياهِهِمْ، وَلحِقْتُ أَنَا وَرَجُلٌ مِنَ الأَنْصَارِ رَجُلاً مِنهُمْ فَلَمَّا غَشيناهُ قال: لا إِلهِ إِلاَّ اللّه، فَكَفَّ عَنْهُ الأَنْصارِيُّ، وَطَعَنْتُهُ بِرُمِحِي حَتَّى قَتَلْتُهُ، فَلَمَّا قَدِمْنَا المَدينَةَ، بلَغَ ذلِكَ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فقال لي: «يا أُسامةُ أَقَتَلْتَهُ بَعْدَ ما قَالَ: لا إلهَ إِلاَّ اللّهُ؟ قلتُ: يا رسولَ اللّه إِنَّمَا كَانَ مُتَعَوِّذاً، فَقَالَ: «أَقَتَلْتَهُ بَعْدَ مَا قَالَ لا إِلهَ إِلاَّ اللّهُ؟» فَما زَالَ يُكَرِّرُهَا عَلَيَّ حَتَّى تَمنَّيْتُ أَنِّي لَمْ أَكُنْ أَسْلَمْتُ قَبْلَ ذلِكَ الْيَوْمِ. متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ: فَقالَ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَقَالَ: لا إِلهَ إِلاَّ اللّهُ وَقَتَلْتَهُ؟» قلتُ: يا رسولَ اللّهِ، إِنَّمَا قَالَهَا خَوْفاً مِنَ السِّلاحِ، قال: «أَفَلا شَقَقْتَ عَنْ قَلْبِهِ حَتَّى تَعْلَمَ أَقَالَهَا أَمْ لا؟» فَمَا زَالَ يُكَرِّرُهَا حَتَّى تَمَنَّيْتُ أَنِّي أَسْلَمْتُ يَوْمَئذٍ.

393/4 ـ ئۇسامە ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى جۇھەينە قەبىلىسىدىن ھۇرەقە جەمەتىگە ئەۋەتتى. بىز تاڭ ئاتقاندا قەۋم ئىچىدىغان سۇنىڭ بېشىغا كەلدۇق. مەن ۋە ئەنسارىلاردىن بىر كىشى، ئىككىمىز ئۇ قەۋمنىڭ بىر ئادىمىنى تۇتۇۋالدۇق، بىز ئۇنى قاپسىۋالغاندا ئۇ: بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، دېدى. ئاندىن ئەنسارى ئۇنى ئۆلتۈرۈشتىن توختىدى. مەن نەيزەمنى سانجىپ ئۇنى ئۆلتۈردۈم. بىز مەدىنىگە كەلگەندە بۇ ئىشنىڭ خەۋىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يەتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «ئى ئۇسامە! ئۇنى بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق دېگەندىن كېيىن ئۆلتۈردۈڭمۇ؟» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ ئۆزىنى قوغداش ئۈچۈن دېدى، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق دېگەندىن كېيىن ئۆلتۈردۈڭمۇ؟» دېدى. ئاندىن بۇ گەپنى تەكرارلاۋەردى. ھەتتا مەن شۇ كۈندىن بۇرۇن ئىسلام كەلتۈرمىسەممۇ بوپتىكەن دەپ ئارزۇ قىلىپ كەتتىم[1]. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، دېگەندىن كېيىن ئۆلتۈردۈڭمۇ؟» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ ھەقىقەتەن قورالدىن قورقۇپ دېدى، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن ئۇنىڭ چىن دىلىدىن دېگەن ياكى دېمىگەنلىكىنى بىلىش ئۈچۈن ئۇنىڭ قەلبىنى يېرىپ باقتىڭمۇ؟» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ گەپنى تەكرارلاۋەرگەن ئىدى، مەن شۇ كۈنى ئىسلام كەلتۈرسەم بوپتىكەن دەپ ئارزۇ قىلىپ كەتتىم، دېيىلگەن.

394/5 ـ وعن جُنْدبِ بنِ عبد اللَّه، رضي اللَّه عنه، أنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بعثَ بعْثاً مِنَ المُسْلِمِينَ إلى قَوْمٍ مِنَ المُشْرِكِينَ، وَأنَّهُمْ الْتَقَوْا، فَكَانَ رَجُلٌ مِنَ المُشْرِكِينَ إذا شَاءَ أنْ يَقْصِدَ إلى رَجُلٍ مِنَ المُسْلِمِينَ قَصَدَ لَهُ فَقَتَلَهُ، وَأنَّ رَجُلاً مِنَ المُسْلِمِينَ قَصَدَ غفلتَهُ، وَكُنَّا نَتَحَدَّثُ أنَّهُ أُسَامَةُ بْنُ زَيْدٍ فَلَمَّا رَفَعَ عليه السَّيْفَ، قال: لا إله إلاَّ اللَّهُ، فقَتَلَهُ، فَجَاءَ الْبَشِيرُ إلى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَسَأَلَهُ، وأخْبَرَهُ، حَتَّى أخْبَرَهُ خَبَر الرَّجُلِ كَيْفَ صنَعَ، فَدَعَاهُ فَسأَلَهُ، فقال: «لِمَ قَتَلْتَهُ؟» فَقَالَ: يا رسولَ اللَّهِ أوْجَعَ في المُسْلِمِينَ، وقَتَلَ فُلاناً وفُلاناً وسَمَّى له نَفراً وإنِّي حَمَلْتُ عَلَيْهِ، فَلَمَّا رَأى السَّيْفَ قال: لا إله إلاَّ اللَّهُ. قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَقَتَلْتَهُ؟» قال: نَعمْ، قال: «فَكيْفَ تَصْنَعُ بلا إله إلاَّ اللَّهُ، إذا جاءَت يومَ القيامَةِ؟» قَال يا رسولَ اللَّه اسْتَغْفِرْ لي. قال: «وكيفْ تَصْنَعُ بِلا إله إلاَّ اللَّهُ، إذا جاءَت يَوْمَ القِيامَةِ؟» فَجَعَلَ لا يَزِيدُ عَلَى أنْ يَقُولَ: «كيفَ تَصْنَعُ بِلا إلَهَ إلاَّ اللَّهُ إذا جاءَتْ يَوْمَ القِيامَةِ» رواه مسلم.

394/5 ـ جۇندەب ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمانلاردىن بىر قوشۇننى مۇشرىكلاردىن بولغان بىر قەۋمگە ئەۋەتتى ۋە ئۇلار ئۇرۇشتى. مۇشرىكلاردىن بىر كىشى بار بولۇپ، مۇسۇلمانلاردىن بىرەر سىنى ئۆلتۈرۈشنى ئويلىسا ئۇنى ئۆلتۈرۈۋېرەتتى. مۇسۇلمانلاردىن بىر كىشى ئۇنى ئۆلتۈرۈشنى قەستلىدى ۋە ئۇنى ئۆلتۈردى. بىز ئۇنى ئۆلتۈرگەن ئۇسامە ئىبنى زەيد دەۋاتاتتۇق. ئۇ قىلىچىنى كۆتۈرگەندە، مۇشرىك: " لائىلاھە ئىللەللاھ" دېدى. شۇنداقتىمۇ ئۇسامە ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتتى. ئاندىن بىر خەۋەرچى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدىن ئەھۋاللارنى سورىدى. ئۇ بولغان ئىشلارنى ۋە بىر

[1] چۈنكى يېڭىدىن ئىسلامغا كىرگەن ئادەمنىڭ بۇرۇنقى گۇناھلىرى كەچۈرۈم قىلىنىدۇ.

مۇسۇلماننىڭ قانداق قىلغانلىقىنى خەۋەر قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كىشىنى چاقىرىپ: «ئۇنى نېمىشقا ئۆلتۈردۈڭ؟» دەپ سورىدى. ئۇ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ مۇسۇلمانلارغا ئەزىيەتلەرنى يەتكۈزدى ۋە پالاننى ۋە پوكۇننى ئۆلتۈردى، دەپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر مۇنچە كىشىلەرنى ئاتاپ بەردى ۋە: مەن قىلىچىمنى كۆتۈردۈم ئۇ قىلىچىمنى كۆرۈپ " لائىلاھە ئىللەللاھ" دېگەن ئىدى، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى ئۆلتۈردۈڭمۇ؟» دېدى. ئۇ: ھەئە، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «" لائىلاھە ئىللەللاھ" دېگەن سۆز قىيامەت كۈنى كەلسە قانداق قىلىسەن؟» دېدى. ئۇ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا مەغپىرەت تىلىگىن دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «" لائىلاھە ئىللەللاھ" دېگەن سۆز قىيامەت كۈنى كەلسە قانداق قىلىسەن؟» دەپ بىرەر سۆزنى ئارتۇق قىلماي مۇشۇ سۆزنى تەكرارلاۋەردى. [مۇسلىمدىن]

395/6 ـ وعن عبدِ اللَّه بنِ عتبة بن مسعودٍ قال: سمِعْتُ عُمَر بْنَ الخَطَّاب، رضي اللَّه عنه يقولُ: إنَّ نَاساً كَانُوا يُؤْخَذُونَ بالوَحْيِ في عَهْدِ رسول اللَّه صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وإنَّ الوَحْيَ قَدِ انْقَطَعَ، وإِنَّمَا نَأْخُذُكُمُ الآنَ بِما ظَهَرَ لَنَا مِنْ أَعْمَالِكُمْ، فَمَنْ أَظْهَرَ لَنَا خَيْراً، أَمَّنَّاهُ، وقرَّبناه ولَيْس لنَا من سريرته شيءٌ، اللَّهُ يُحاسِبُهُ في سرِيرَتِهِ، ومَنْ أَظْهَرَ لَنَا سُوءاً، لَمْ نأْمنْهُ، وَلَمْ نُصَدِّقْهُ وإنْ قال إنَّ سَرِيرَتَه حَسنَةٌ رواه البخاري.

395/6 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇتبە ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، مەن ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: كىشىلەرنىڭ ئەمەللىرى ھەققىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاقتىدا ۋەھيى بىلەن ئاشكارىلىنىپ قالاتتى. ھازىر ۋەھيى بولسا ئۈزۈلدى، ھازىر بىز پەقەت سىلەرنىڭ ئەمەللىرىڭلاردىن بىزگە ئاشكارا بولغانلىرىنىلا تۇتىمىز. كىمكى بىزگە ياخشىلىقنى ئاشكارىلىسا ئۇنى بىز خاتىرجەم قىلىمىز ۋە ئۇنى ئۆزىمىزگە يېقىنلاشتۇرىمىز ۋە بىز ئۇنىڭ سىرلىرىدىن ھېچ نەرسىنى بىلمەيمىز. ئۇ كىشىلەرنىڭ سىرلىرى بىلەن الله ئۆزى ھېسابلىشىدۇ. كىمكى بىزگە يامانلىقلىرىنى ئاشكارا قىلسا بىز ئۇنىڭدىن خاتىرجەم بولمايمىز ۋە ئۇ نىيىتىم ياخشى دېسىمۇ ئۇنى تەستىقلىمايمىز. [بۇخارىدىن]

## 50 ـ باب

## اللەدىن قورقۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَإِيَّايَ فَارْهَبُونِ﴾ ﴿مەندىنلا قورقۇڭلار﴾[1] ﴿إِنَّ بَطْشَ رَبِّكَ لَشَدِيدٌ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ جازاسى شەك ـ شۈبھىسىز قاتتىقتۇر﴾[2] ﴿وَكَذَلِكَ أَخْذُ رَبِّكَ إِذَا أَخَذَ الْقُرَى وَهِيَ ظَالِمَةٌ إِنَّ أَخْذَهُ أَلِيمٌ شَدِيدٌ إِنَّ فِي ذَلِكَ لَآيَةً لِمَنْ خَافَ عَذَابَ الْآخِرَةِ ذَلِكَ يَوْمٌ مَجْمُوعٌ لَهُ النَّاسُ وَذَلِكَ يَوْمٌ مَشْهُودٌوَمَا نُؤَخِّرُهُ إِلاَّ لِأَجَلٍ مَعْدُودٍ يَوْمَ يَأْتِ لا تَكَلَّمُ نَفْسٌ إِلاَّ بِإِذْنِهِ فَمِنْهُمْ شَقِيٌّ وَسَعِيدٌ فَأَمَّا الَّذِينَ شَقُوا فَفِي النَّارِ لَهُمْ فِيهَا زَفِيرٌ وَشَهِيقٌ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭ زالىم يۇرتلار ئائىلىسىنى ھالاك قىلسا، ئەنە شۇنداق

[1] سۈرە بەقەرە 40 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە بۇرۇج 12 ـ ئايەت.

ھالاك قىلىدۇ، الله نىڭ ئازابى ھەقىقەتەن تولىمۇ قاتتىقتۇر. ئاخىرەت ئازابىدىن قورقىدىغان ئادەم بۇ (قىسسە) دىن، ئەلۋەتتە ئىبرەت ئالىدۇ. ئەنە شۇ كۈن پۈتۈن خالايىق (ھېساب بېرىش ئۈچۈن) يىغىلىدىغان كۈندۇر، ئەنە شۇ كۈن ھەممە ھازىر بولىدىغان كۈندۇر. ئۇنى (قىيامەت كۈنىنى) بىز مۇئەييەن مۇددەتكىچە تەخىر قىلىمىز. قىيامەت كۈنى بولغاندا، ھەرقانداق ئادەم پەقەت الله دىن ئىجازەت بولغاندىلا سۆزلەيدۇ، ئۇلارنىڭ بەزىلىرى بەختسىز بولىدۇ، بەزىلىرى سائادەتمەن بولىدۇ، بەختسىزلەرگە كەلسەك، ئۇلار دوزاختا كىرىدۇ، ئۇلار دوزاختا (ئېشەك ھاڭرىغاندەك) تۈۋۈلاپ نالە ـ پەرياد چېكىدۇ》[1] 《وَيُحَذِّرُكُمُ اللَّهُ نَفْسَهُ》 《الله سىلەرنى ئۆزىنىڭ ئازابىدىن قورقىتىدۇ》[2] 《يَوْمَ يَفِرُّ الْمَرْءُ مِنْ أَخِيهِ وَأُمِّهِ وَأَبِيهِ وَصَاحِبَتِهِ وَبَنِيهِ لِكُلِّ امْرِئٍ مِنْهُمْ يَوْمَئِذٍ شَأْنٌ يُغْنِيهِ》 《ئۇ كۈندە كىشى ئۆزىنىڭ قېرىندىشىدىن، ئانىسىدىن، ئاتىسىدىن، خوتۇنىدىن ۋە باللىرىدىن قاچىدۇ، ئۇ كۈندە ھەر ئادەمنىڭ بىر ھالى بولىدۇكى، ئۇنىڭ باشقىلارغا قارىشىغا (شۇ ھالى) يار بەرمەيدۇ》[3] 《يَا أَيُّهَا النَّاسُ اتَّقُوا رَبَّكُمْ إِنَّ زَلْزَلَةَ السَّاعَةِ شَيْءٌ عَظِيمٌ يَوْمَ تَرَوْنَهَا تَذْهَلُ كُلُّ مُرْضِعَةٍ عَمَّا أَرْضَعَتْ وَتَضَعُ كُلُّ ذَاتِ حَمْلٍ حَمْلَهَا وَتَرَى النَّاسَ سُكَارَى وَمَا هُمْ بِسُكَارَى وَلَكِنَّ عَذَابَ اللَّهِ شَدِيدٌ》 《ئى ئىنسانلار! پەرۋەردىگارىڭلاردىن (يەنى ئازابىدىن) قورقۇڭلار، قىيامەتنىڭ زىلزىلىسى ھەقىقەتەن چوڭ ئىشتۇر. ئۇ كۈندە ھەر بىر سۈت ئېمىتىۋاتقان ئايال (قاتتىق قورقۇنچتىن تېڭىرقاپ قېلىش بىلەن) ئېمىتىۋاتقان بوۋىقىنى ئۇنتۇيدۇ، ھەربىر ھامىلدار ئايالنىڭ بويىدىن ئاجراپ كېتىدۇ. ئىنسانلارنى مەس كۆرىسەن، ھالبۇكى ئۇلار (ھەقىقەتتە) مەس ئەمەس (دېمەك، قىيامەتنىڭ دەھشىتى ئۇلارنى ئەس ـ ھوشىدىن كەتكۈزىۋەتكەن)، لېكىن الله نىڭ ئازابى قاتتىقدۇر》[4] 《وَلِمَنْ خَافَ مَقَامَ رَبِّهِ جَنَّتَانِ》 《پەرۋەردىگارىنىڭ ئالدىدا تۇرۇپ (ھېساب بېرىشتىن) قورققان ئادەمگە ئىككى جەننەت بار》[5] 《وَأَقْبَلَ بَعْضُهُمْ عَلَى بَعْضٍ يَتَسَاءَلُونَ قَالُوا إِنَّا كُنَّا قَبْلُ فِي أَهْلِنَا مُشْفِقِينَ فَمَنَّ اللَّهُ عَلَيْنَا وَوَقَانَا عَذَابَ السَّمُومِ إِنَّا كُنَّا مِنْ قَبْلُ نَدْعُوهُ إِنَّهُ هُوَ الْبَرُّ الرَّحِيمُ》 《ئۇلار (يەنى ئەھلى جەننەت) بىر ـ بىرىگە قارىشىپ پاراڭ سېلىشىدۇ ، ئۇلار ئېيتىدۇ: «بىز ھەقىقەتەن (دۇنيادىكى چاغدا) ئائىلىمىزدە (الله نىڭ ئازابىدىن) قورقاتتۇق، الله بىزگە مەرھەمەت قىلدى . بىزنى زەھەرلىك ئازابتىن ساقلىدى، بىز ھەقىقەتەن ئىلگىرى الله غا ئىبادەت قىلاتتۇق، الله ھەقىقەتەن ئېھسان قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر》[6].

396/1 ـ عن ابنِ مسعودٍ، رضي اللَّه عنه، قال: حدثنا رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وهو الصَّادِقُ المصدوقُ: «إِنَّ أَحَدَكُمْ يُجْمَعُ خَلْقُهُ في بَطْنِ أُمِّهِ أَرْبَعِينَ يَوْماً نُطْفَةً، ثُمَّ يَكُونُ عَلَقَةً مِثْلَ ذلِكَ، ثُمَّ يَكُونُ مُضْغَةً مِثْلَ ذلِكَ، ثُمَّ يُرْسَلُ المَلَكُ، فَيَنْفُخُ فِيهِ الرَّوحَ، وَيُؤْمَرُ بِأَرْبَعِ كَلِماتٍ: بِكَتْبِ رِزقِهِ، وَأَجلِهِ، وَعمَلِهِ، وَشَقيٌّ أَوْ سعِيدٌ. فَوَ الَّذِي لا إِله غَيْرُهُ إِنَّ أَحَدَكُمْ لَيَعْمَلُ عَمَلَ أَهْلِ الجَنَّةِ حَتَّى مَا يَكُونُ بَيْنَهُ وبَيْنَهَا إِلاَّ ذِراعٌ، فَيَسْبقُ

[1] سۈرە ھۇد 102 ــــ 106 ـ ئايەتكىچە.
[2] سۈرە ئال ئىمران 28 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئەبەسە 34 ـــ 37 ـ ئايەتكىچە.
[4] سۈرە ھەج 1 ـــ 2 ـ ئايەتلەر.
[5] سۈرە رەھمان 46 ـ ئايەت.
[6] سۈرە تۇر 25 ـــ 28 ـ ئايەتكىچە.

عَلَيْهِ الْكِتابُ، فَيَعْمَلُ بِعَمَلِ أَهْلِ النَّارِ، فَيَدْخُلُهَا، وَإِنَّ أَحَدَكُمْ لَيَعْمَلُ بِعَمَلِ أَهْلِ النَّارِ حَتَّى مَا يَكُونُ بَيْنَهُ وَبَيْنَهَا إِلاَّ ذِرَاعٌ، فَيَسْبِقُ عَلَيْهِ الْكِتَابُ فَيَعْمَلُ بِعَمَلِ أَهْلِ الجَنَّةِ فَيَدْخُلُهَا» متفقٌ عليه.

**396/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، راستچىللارنىڭ ئەڭ راستچىلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ھەدىس سۆزلەپ: «سىلەرنىڭ ھەقىقەتەن بىرىڭلارنىڭ يارىتىلىشى ئانىسىنىڭ قورسىقىدا قىرىق كۈن ئىسپېرما ھالىتىدە توپلىنىدۇ. ئاندىن **40** كۈن لەختە قان ھالىتىدە تۇرىدۇ، ئاندىن بىر **40** كۈن بىر چىشلەم گۆش ھالىتىدە تۇرىدۇ، ئاندىن بىر پەرىشتە ئەۋەتىلىپ ئۇنىڭغا جان كىرگۈزىدۇ ۋە رىزقىنى، ئەجىلىنى، ئەمەلىنى ۋە بەختلىك ياكى بەختسىز بولىدىغانلىقىدىن ئىبارەت تۆت سۆزنى يېزىشقا بۇيرۇلىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا ئىلاھ بولمىغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئەھلى جەننەتنىڭ ئەمەلىنى قىلىپ ھەتتا ئۇنىڭ بىلەن جەننەتنىڭ ئارىلىقى بىر گەز قالغاندا ئۇنىڭغا پۈتۈلگىنى ئىلگىرى كېلىپ ئەھلى دوزاخنىڭ ئەمەلىنى قىلىدۇ ـ دە، دوزاخقا كىرىدۇ ۋە سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئەھلى دوزاخنىڭ ئەمەلىنى قىلىپ ھەتتا ئۇنىڭغا بىرگەز قالغاندا ئۇنىڭغا پۈتۈلگىنى ئىلگىرى كېلىپ ئەھلى جەننەتنىڭ ئەمەلىنى قىلىدۇ ـ دە، جەننەتكە كىرىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

397/2 ـ وعنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يُؤْتَى بِجَهَنَّمَ يَوْمَئِذٍ لَهَا سَبْعُونَ أَلْفَ زِمَامٍ، مَعَ كُلِّ زِمَامٍ سَبْعُونَ أَلْفَ مَلَكٍ يَجُرُّونَهَا» رواه مسلم.

**397/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى بىر جەھەننەم مەھشەرگاھقا كەلتۈرۈلىدۇ، ئۇ جەھەننەمنىڭ **70** مىڭ يۈگىنى بولۇپ، ھەر بىر يۈگەننى تارتىدىغان **70** مىڭ پەرىشتە بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

398/3 ـ وعن النُّعْمَانِ بنِ بَشِيرٍ، رضي اللَّه عنهما، قال: سمِعتُ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، يقول: «إِنَّ أَهْوَنَ أَهْلِ النَّارِ عَذَاباً يَوْمَ الْقِيامَة لَرَجُلٌ يُوضَعُ في أَخْمَصِ قَدميْهِ جمْرَتَانِ يغْلي مِنْهُمَا دِمَاغُهُ مَا يَرى أَنَّ أحداً أَشَدُّ مِنْه عَذَاباً، وَإِنَّه لأَهْوَنُهُمْ عذَاباً» متفق عليه.

**398/3** ـ نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «دوزاخ ئەھلىدىن قىيامەتتە ئازابى ئەڭ يەڭگىل بولىدىغان بىركىشى بولۇپ، ئۇ كىشىنىڭ ئىككى تاپىنى ئاستىغا چوغ قويۇلىدۇ، چوغنىڭ تەسىرىدىن ئۇ كىشىنىڭ مېڭىسى قايناپ كېتىدۇ. ئۇ كىشى مەندىنمۇ قاتتىق ئازابلانغان كىشى يوقتۇر، دەپ قارايدۇ. ھەقىقەتتە ئۇ ئەڭ يەڭگىل ئازاب تارتقان ئادەمدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

399/4 ـ وعن سمُرةَ بنِ جُنْدبٍ، رضي اللَّه عنه، أَن نبيَّ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مِنْهُمْ مَنْ تَأْخُذُهُ النَّارُ إِلَى كَعْبَيهِ، ومِنْهُمْ منْ تأْخُذُهُ إِلَى رُكْبَتَيْهِ، وَمِنْهُمْ منْ تَأْخُذُهُ إِلى حُجْزَتِهِ، ومِنْهُمْ منْ تَأْخُذُهُ إِلَى تَرْقُوَتِهِ» رواه مسلم.

«الحُجْزَةُ»: مَعْقِدُ الإِزارِ تحْتَ السُّرَّةِ. و «التَّرْقُوَةُ» بفتح التاءِ وضم القاف: هِي العظْمُ الذي عِندَ ثُغْرةِ النَّحْرِ، وللإِنْسَانِ ترْقُوَتانِ في جَانِبَيِ النَّحْرِ.

399/4 ـ سەمۇرە ئىبنى جۇندۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئوت ئۇلارنىڭ بەزىلىرىنى ھوشۇقىغىچە تۇتىدۇ، ۋە بەزىلىرىنى تىزىغىچە تۇتىدۇ ۋە بەزىلىرىنى بېلىگىچە تۇتىدۇ ۋە بەزىلىرىنى ئىڭىكىنىڭ ئاستىغىچە تۇتىدۇ». [مۇسلىمدىن]

400/5 ـ وعن ابنِ عمر رضي اللّه عنهما أن رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «يَقُومُ النَّاسُ لِرَبِّ العالمِينَ حَتَّى يَغِيب أحدُهُمْ في رَشْحِهِ إلى أنْصَافِ أُذُنَيه» متفقٌ عليه.

400/5 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەر پۈتۈن دۇنيانىڭ پەرۋەردىگارى الله نىڭ ئالدىدا تىك تۇرىدۇ، ھەتتا ئۇلار تەرلىگەن تەرلىرىدە قۇلاقلىرىنىڭ يۇمشىقىغىچە چۆكۈپ كېتىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

401/6 ـ وعن أنس، رضي اللّه عنه، قال: خَطَبَنَا رَسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، خُطْبَةً ما سَمِعْتُ مِثْلَهَا قَطُّ، فقال: «لَوْ تَعْلَمُونَ مَا أَعْلَمُ لَضَحِكْتُمْ قلِيلا ولبَكَيْتم كثِيراً» فَغَطَّى أَصْحابُ رسولِ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وجُوهَهمْ، وَلَهُمْ خَنِينٌ. متفقٌ عليه.

وفي رواية: بَلَغَ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَنْ أَصْحابِهِ شَيءٌ فَخَطَبَ، فقال: «عُرِضَتْ عَلَيَّ الجَنَّةُ والنَّارُ، فَلَمْ أر كَاليَوْمِ في الخَيْرِ وَالشَّرِّ، ولَوْ تَعْلَمُونَ مَا أعلَمُ لَضحِكتُمْ قليلاً، وَلَبَكَيْتُمْ كَثِيراً» فما أَتَى عَلَى أَصْحَابِ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يومٌ أشَدُّ مِنْهُ غَطَّوْا رُؤُسهُمْ وَلَهُمْ خَنِينٌ.

«الخَنِينُ» بالخاءِ المعجمة: هُوَ البُكَاءُ مَعَ غُنَّةٍ وَانْتِشَاقُ الصَّوتِ مِنَ الأَنْفِ.

401/6 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر خۇتبە سۆزلىدى ، مەن ئۇ خۇتبىنىڭ ئوخشىشىنى پەقەت ئاڭلاپ باقمىغان ئىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر مەن بىلگەن نەرسىنى بىلگەن بولساڭلار، ئەلۋەتتە ئاز كۈلەتتىڭلار ۋە كۆپ يىغلايتتىڭلار» دېدى، ساھابىلار يۈزلىرىنى ئېتىۋالدى ـ دە، ئۈن سېلىپ يىغلاپ كەتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ساھابىلەردە سادىر بولغان بىر ئىشنىڭ خەۋىرى يەتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالدىن خۇتبە سۆزلەپ: «ماڭا جەننەت ۋە دوزاخ توغرىلاندى، مەن ياخشىلىق ۋە يامانلىق توغرىسىدا بۈگۈن كۆرگىنىمدەك كۆرۈپ باقمىغان، ئەگەر مەن بىلگەننى بىلگەن بولساڭلار ئاز كۈلۈپ، كۆپ يىغلايتتىڭلار» دېدى . پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىغا شۇ كۈندىن قاتتىقراق بىر كۈن كەلمىگەن ئىدى. ئۇلار باشلىرىنى چۈمكىۋېلىپ ئاۋاز چىقىرىپ يىغلاپ كەتتى، دېيىلگەن.

402/7 ـ وعن المِقْدَاد، رضيَ اللّه عنه، قال: سَمِعْتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «تُدْني الشَّمْسُ يَومَ القِيَامَةِ مِنَ الخَلْقِ حتَّى تَكُونَ مِنْهُمْ كَمِقْدَارِ ميل» قَالَ سُلَيمُ بْنُ عَامرٍ الرَّاوي عنْ المِقْدَاد: فَوَاللّهِ مَا أَدْرِي ما يَعْني بالميل، أَمَسَافَةَ الأرضِ أمِ الميل الَّذي تُكْتَحَلُ بِهِ العيْنُ «فَيَكُونُ النَّاسُ عَلَى قَدْرِ أَعْمالِهِمْ في العَرَقِ، فَمِنْهُمْ مَنْ يَكُونُ إلى كَعْبَيْهِ، وَمِنْهُمْ مَنْ يَكُونُ إلى رُكْبَتَيْهِ، ومِنْهُمْ منْ يكون إلى حِقْوَيْهِ ومِنْهُم مَنْ يُلْجِمُهُ العَرَقُ إلجاماً» وَأَشَارَ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِيدِهِ إلى فِيه. رواه مسلم.

402/7 ـ مىقداد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قىيامەت كۈنى قۇياش مەخلۇقاتقا يېقىن قىلىنىدۇ، ھەتتا ئۇلارغا بىر مىيىل مىقدارچىلىك بولىدۇ». الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مىيل دېگەن سۆزى بىلەن زېمىن مۇساپىسىنىمۇ ياكى كۆزگە سۈرمە تارتىدىغان مىيلىنى مەقسەت قىلدىمۇ بىلمەيمەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىشىلەر ئەمەللىرىنىڭ مىقدارىدا تەرلەيدۇ، ئۇلارنىڭ بەزىلىرىدىن ئاققان تەر ھوشۇقىغىچە بولىدۇ. بەزىلىرىنىڭ تىزىغىچە بولىدۇ ۋە بەزىلىرىنىڭ بېلىگىچە بولىدۇ ۋە بەزىلىرىنىڭ ئېغىزلىرىغا تەر يۈگەن سالىدۇ» دەپ قولى بىلەن ئاغزىغا ئىشارەت قىلدى، دەيدۇ. [مۇسلىمدىن]

403/8 ـ وعن أبي هريرة، رضيَ اللّه عنه، أَنَّ رسولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «يَعْرَقُ النَّاسُ يَوْمَ القِيامَةِ حَتَّى يذْهَب عَرَقُهُمْ في الأَرْضِ سَبْعِينَ ذِراعاً، ويُلْجِمُهُمْ حَتَّى يَبْلُغَ آذَانَهُمْ» متفقٌ عليه.

ومعنى "يَذْهَبُ في الأَرْضِ": ينزِل ويغوص.

403/8 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەر قىيامەت كۈنى تەرلەپ كېتىدۇ، ھەتتا ئۇلارنىڭ تەرلىرى زېمىندا 70 گەز چوڭقۇرلۇققا يېتىپ بارىدۇ ۋە تەر ئۇلارغا يۈگەن سالىدۇ (ئېغىزىغىچە بارىدۇ). ھەتتا ئۇلارنىڭ قۇلاقلىرىغىچە بارىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

404/9 ـ وعنه قال: كنا مع رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذ سَمِعَ وَجْبَةً فقال: «هَلْ تَدْرُونَ ما هذا؟» قُلْنَا: اللّه وَرَسُولُهُ أَعْلَمُ، قال: «هذا حَجَرٌ رُمِيَ بِهِ في النَّارِ مُنْذُ سَبْعِينَ خَرِيفاً فَهُوَ يهْوِي في النَّارِ الآنَ حَتَّى انْتَهَى إِلى قَعْرِهَا، فَسَمِعْتُمْ وجْبَتَهَا» رواه مسلم.

404/9 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە ئىدۇق، تۇيۇقسىز بىر ئاۋاز ئاڭلاندى، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇنىڭ نېمىلىكىنى بىلەمسىلەر؟» دېدى. بىز: الله ۋە الله نىڭ رەسۇلى بىلگۈچىدۇر، دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «بۇ دوزاخقا 70 يىل بۇرۇن تاشلانغان تاشتۇر، ئۇ ھازىرمۇ دوزاخقا چۈشۈۋاتىدۇ، تاكى ئۇنىڭ تېگىگە بارغىچە داۋاملىشىدۇ، سىلەر ئۇنىڭ چۈشۈۋاتقان ئاۋازىنى ئاڭلىدىڭلار» دېدى. [مۇسلىمدىن]

405/10 ـ وعن عَدِيِّ بنِ حاتمٍ، رضي اللّه عنه، قال: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ما مِنْكُمْ مِنْ أَحَدٍ إِلاَّ سَيُكَلِّمُهُ رَبُّهُ لَيْسَ بيْنَهُ وبَيْنَهُ تَرْجُمَانٌ، فَيَنْظُرُ أَيْمنَ مِنْهُ، فَلا يَرَى إِلاَّ ما قَدَّمَ، وينظر أشأم منه فلا يرى إلا ما قدم، وينْظُرُ بيْنَ يَدَيهِ، فَلا يَرَى إِلاَّ النَّارِ تِلْقَاءَ وَجهِهِ، فاتَّقُوا النَّارِ وَلَوْ بِشِقِّ تَمْرَةٍ» متفقٌ عليه.

405\10 ـ ئەدىي ئىبنى ھاتەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله سىلەرنىڭ ھەر قانداقڭلار بىلەن سۆزلەشسە ئارىسىدا ھېچ تەرجىمان بولمايدۇ، ئۇلار ئوڭ تەرەپكە قارايدۇ، پەقەت ئىلگىرى قىلغانلىرىدىن باشقا ھېچ نېمىنى كۆرمەيدۇ، سول تەرەپكە قارايدۇ، ئىلگىرىكى ئىشلىرىدىن باشقا ھېچنېمىنى كۆرمەيدۇ، ئۇ ئالدىغا قارايدۇ ـ دە، ئۇ ئۆزىنىڭ دوزاخقا توغرىلانغانلىقىنى كۆرىدۇ. يېرىم خورما چاغلىق نەرسە بولسىمۇ سەدىقە قىلىپ، دوزاختىن ساقلىنىڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

406/11 ـ وعن أبي ذَرٍّ، رضي اللَّهُ عنه، قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنِّي أرى مالا تَرَوْنَ، وأسمع مالا تسمعون، أَطَّتِ السَّماءُ وحُقَّ لَهَا أَنْ تَئِطَّ، مَا فِيهَا موْضِعُ أَرْبَعِ أَصَابِعَ إِلاَّ وَمَلَكٌ واضِعٌ جبهتهُ ساجِداً للَّهِ تَعَالى، واللَّه لَوْ تَعْلَمُونَ مَا أَعْلَمُ، لضَحِكْتمْ قَلِيلاً، وَلَبَكَيْتُمْ كثِيراً، وما تَلَذَّذتُم بِالنِّسَاءِ عَلَى الْفُرُشِ وَلَخَرجْتُمْ إلى الصُّعُداتِ تَجْأَرُون إِلى اللَّه تَعَالَى» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسن.

وَ "أَطَّتْ" بفتح الهمزة وتشديد الطاءِ، وَ "تَئِطُّ" بفتح التاءِ وبعدها همزة مكسورة، والأَطِيطُ: صَوْتُ الرَّحلِ وَالْقَتَبِ وشِبْهِهِمَا، ومعْناهُ: أَنَّ كَثْرَةَ مَنْ في السَّماءِ مِنَ المَلائِكَةِ الْعابِدينَ قَدْ أَثْقَلَتْهَا حَتَّى أَطَّتْ.

وَ "الصُّعُدَاتِ" بضم الصاد والعين: الطُّرُقَاتُ، ومعنى "تَجأَرُونَ": تَستَغِيثُونَ.

406/11 ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن ھەقىقەتەن سىلەر كۆرەلمەيدىغان نەرسىلەرنى كۆرىمەن، سىلەر ئاڭلىيالمايدىغان نەرسىلەرنى ئاڭلايمەن. ئاسمان توۋلايدۇ، توۋلاش ئۇنىڭغا ھەق بولىدى. چۈنكى ئۇنىڭدا ھەر تۆت بارماقچىلىك ئورۇندا بىر پەرىشتە پېشانىسى بىلەن الله غا سەجدە قىلغان ھالدا تۇرىدۇ. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەگەر مەن بىلگەننى بىلگەن بولساڭلار، ئاز كۈلۈپ كۆپ يىغلايتتىڭلار ھەم تۆشەكلىرىڭلاردا ئاياللىرىڭلار بىلەن ھۇزۇرلانمايتتىڭلار ۋە سىلەر كوچىلارغا چىقىپ الله غا پەرياد قىلغان بولاتتىڭلار». [تىرمىزىدىن]

407/12 ـ وعن أبي بَرْزَة براءٍ ثم زايٍ نَضْلَةَ بنِ عُبَيْدٍ الأَسْلَميِّ، رضي اللَّه عنه، قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَزُولُ قَدمَا عبْدٍ حَتَّى يُسْأَلَ عَنْ عُمْرِهِ فِيمَ أَفْنَاهُ، وَعَنْ عِلْمِهِ فِيم فَعَلَ فِيهِ، وعَنْ مالِهِ مِنْ أَيْنَ اكْتَسبهُ، وَفِيمَ أَنْفَقَهُ، وَعَن جِسْمِهِ فِيمَ أَبْلاهُ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

407/12 ـ ئەبۇبەرزە نەزلە ئىبنى ئۇبەيد ئەسلەمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى ھېسابات مەيدانىدا بەندىنىڭ قەدىمى يۆتكىمەي تۇرۇپ ئۇنىڭ ھاياتىنى قانداق ئىشلار بىلەن ئۆتكۈزگەنلىكى، ئۆگەنگەن ئىلمى بىلەن نېمە ئىشلارنى قىلغانلىقى، ئۇنىڭ مالىنى قەيەردىن تېپىپ، قەيەرگە ئىشلەتكەنلىكى ۋە ئۇنىڭ ئۆز جىسمىنى قانداق ئىشلاردا چىرىتكەنلىكى (تۈگەتكەنلىكى) دىن ئىبارەت تۆت ئىشتىن سوئال قىلىنىدۇ». [تىرمىزىدىن]

408/13 ـ وعن أبي هريرة، رضي اللَّه عنه، قال: قرأَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: ﴿يَوْمَئِذٍ تُحَدِّثُ أَخْبَارَهَا﴾ ثم قال: «أَتَدْرُونَ مَا أَخْبَارُهَا؟» قالوا: اللَّهُ ورَسُولُهُ أَعْلَمُ. قال: «فَإِنَّ أَخْبَارَها أَنْ تَشْهَدَ عَلَى كُلِّ عَبْدٍ أَوْ أَمةٍ بِمَا عَمِلَ عَلَى ظَهْرِهَا، تَقُولُ: عَمِلْتَ كَذَا وكذَا فِي يَوْمِ كَذَا وَكَذَا، فهَذِهِ أَخْبَارُهَا» رواه التِّرْمِذِي وقال: حديثٌ حسنٌ.

408/13 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «﴿بۇ كۈندە زېمىن ئۆزىنىڭ خەۋەرلىرىنى مەلۇم قىلىدۇ﴾[1] دېگەن ئايەتنى ئوقۇدى. ئاندىن: «زېمىننىڭ خەۋەرلىرىنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلەمسىلەر؟» دېدى. ساھابىلار: الله ۋە الله نىڭ رەسۇلى بىلگۈچىدۇر، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەر بىر ئەر ـ ئايال بەندىنىڭ زېمىن ئۈستىدە نېمە قىلغانلىقىغا

[1] سۈرە زەلزەلە ـ 4 ـ ئايەت.

گۇۋاھلىق بېرىپ سەن يالانى ـ يالانى كۈنلەردە مۇنداق ـ مۇنداق ئىشلارنى قىلدىڭ دەيدۇ، مانا بۇ زېمىننىڭ خەۋەرلىرىدۇر» دېدى. [تىرمىزىدىن]

409/14 ـ وعن أبي سعيدٍ الخُدْرِيِّ، رضي اللّه عنه، قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم: «كَيْفَ أَنْعَمُ وَصَاحِبُ الْقَرْنِ قَدِ الْتَقَمَ الْقَرْنَ، وَاسْتَمَعَ الإِذْنَ مَتَى يُؤْمَرُ بِالنَّفْخِ فَيَنْفُخُ» فَكَأَنَّ ذلِكَ ثَقُلَ عَلى أَصْحَابِ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم فقالَ لَهُمْ: «قُولُوا: حَسْبُنَا اللّه وَنِعْمَ الْوكِيلُ" رواه الترمذي وقال حديثٌ حسنٌ.

"الْقَرْنُ": هُوَ الصُّورُ الّذِي قال اللّه تعالى: ﴿وَنُفِخَ في الصُّورِ﴾ كَذَا فَسَّرَهُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم.

409/14 ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن قانداقمۇ راھەت تۇرمۇش كەچۈرەي، ۋەھالەنكى سۇر چالغۇچى سۇرنى چېلىش ئۈچۈن ئاغزىغا ئالغان تۇرسا، ئۇ رۇخسەتنى كۈتۈپ تۇرىۋاتىدۇ، قاچانكى ئۇنى پۈۋلەشكە بۇيرۇق قىلىنسا ئۇنى پۈۋلەيدۇ». بۇ گەپ ساھابىلارغا ئېغىر كەلگەندەك تۇيۇلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «اللە بىزگە كۇپايە، الله نېمىدېگەن ياخشى ئىگە بولغۇچى دەڭلار» دېدى. [تىرمىزىدىن]

410/15 ـ وعن أبي هريرة، رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم: «مَنْ خَافَ أَدْلَجَ، وَمَنْ أَدْلَجَ، بَلَغَ المَنْزِلَ ألا إنَّ سِلْعَةَ اللّهِ غَالِيةٌ، ألا إنَّ سِلْعَةَ اللّهِ الجَنَّةُ» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

و "أَدْلَجَ" بِإِسْكَانِ الدَّال، ومعناه: سَارَ مِنْ أَوَّلِ اللَّيْلِ، وَالمُرَادُ: التَّشْمِيرُ في الطَّاعَةِ. واللّه أعلم.

410/15 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «(دۈشمەندىن) قورققان كىشى كېچىدە ماڭىدۇ. (الله دىن قورققان كىشىمۇ كېچىدە قوپۇپ ئىبادەت قىلىدۇ) كېچىدە ماڭغان كىشى مەنزىلگە يېتىپ بارىدۇ، دىققەت قىلىڭلار، الله نىڭ ماللىرى ئەتىۋارلىقتۇر. بىلىپ قېلىڭلاركى الله نىڭ مېلى جەننەتتۇر». [تىرمىزىدىن]

411/16 ـ وعن عائشةَ، رضي اللّه عنها، قالت: سمعتُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم، يقول: «يُحْشَرُ النَّاسُ يَوْمَ الْقِيَامَةِ حُفَاةً عُراةً غُرْلاً» قُلْتُ: يا رسول اللّه الرِّجَالُ وَالنِّسَاءُ جَمِيعاً يَنْظُرُ بَعْضُهُمْ إِلى بَعْضٍ،؟ قال: «يا عَائِشَةُ الأَمرُ أَشَدُّ من أَنْ يُهِمَّهُم ذلكَ».

وفي روايةٍ: «الأَمْرُ أَهَمُّ مِن أَن يَنْظُرَ بَعضُهُمْ إِلى بَعْضٍ» متفقٌ عليه.

"غُرلاً" بِضَمِّ الغَيْنِ المعجمة، أي: غير مختونين.

411/16 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «قىيامەت كۈنى كىشىلەر يالاڭئاياق، يالىڭاچ، خەتنىسىز ھالەتتە توپلىنىدۇ». مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەرلەر ۋە ئاياللار توپلانسا ئۇلارنىڭ بىر ـ بىرىگە قارىمامدۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئائىشە! ئىش ئۇلارنىڭ بىر ـ بىرىگە قارىشىدىنمۇ قاتتىقتۇر» دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە : «ئىشلار ئۇلارنىڭ بىر ـ بىرىگە قارىشىدىن مۇھىمدۇر» دېگەن، دېيىلگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 51 ـ باب

## ئۈمىد قىلىش توغرىسىدا

الله مۇنداق دەيدۇ: ﴿قُلْ يَا عِبَادِيَ الَّذِينَ أَسْرَفُوا عَلَى أَنْفُسِهِمْ لا تَقْنَطُوا مِنْ رَحْمَةِ اللَّهِ إِنَّ اللَّهَ يَغْفِرُ الذُّنُوبَ جَمِيعاً إِنَّهُ هُوَ الْغَفُورُ الرَّحِيمُ﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد! مېنىڭ تىلىمدىن) ئېيتقىنكى، «(گۇناھلارنى قىلىۋېرىپ) ئۆزىگە جىنايەت قىلغان بەندىلىرىم ! الله نىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىدسىز لەنمەڭلار. الله ھەقىقەتەن (خالىغان ئادەمنىڭ) جىمى گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىلىدۇ، شۈبھىسىزكى، الله ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾[1] ﴿وَهَلْ نُجَازِي إِلاَّالْكَفُورَ﴾ ﴿بىز پەقەت كۇفرىلىق قىلغۇچىلارنىلا جازالايمىز﴾[2] ﴿إِنَّا قَدْ أُوحِيَ إِلَيْنَا أَنَّ الْعَذَابَ عَلَى مَنْ كَذَّبَ وَتَوَلَّى﴾ ﴿بىزگە شەك ـ شۈبھىسىز ۋەھى قىلىندىكى الله نىڭ پەيغەمبەرلىرىنى ئىنكار قىلغان، (ئىماندىن) يۈز ئۆرىگەن ئادەم قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ، دەڭلار﴾[3] ﴿وَرَحْمَتِي وَسِعَتْ كُلَّ شَيْءٍ﴾ ﴿مېنىڭ رەھمىتىم مەخلۇقاتنىڭ ھەممىسىگە ئورتاقدۇر﴾[4].

412/1 ـ وعن عُبادَة بنِ الصامِتِ، رضي اللَّهُ عنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ شَهِدَ أَنْ لا إِلَهَ إِلاَّ اللَّهُ وَحْدَهُ لاَ شَرِيكَ لَهُ، وأَنَّ مُحمَّداً عبْدُهُ وَرَسُولُهُ، وأَنَّ عِيسى عَبْدُ اللَّهِ وَرَسُولُهُ، وَكَلِمَتُهُ أَلْقاها إِلى مَرْيَمَ وَرُوحٌ مِنْهُ، وأَنَّ الجَنَّةَ حَقٌّ وَالنَّارَ حَقٌّ، أَدْخَلَهُ اللَّهُ الجَنَّةَ عَلى ما كانَ مِنَ العمَلِ» متفقٌ عليه.

وفي رواية لمسلم: «مَنْ شَهِدَ أَنْ لا إِلَهَ إِلاَّ اللَّهُ، وأَنَّ مُحَمَّداً رسُولُ اللَّهِ، حَرَّمَ اللَّهُ عليهِ النَّارَ».

1\412 ـ ئۇبادە ئىبنى سامىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى يەككە ـ يېگانە الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر ۋە ئۇنىڭ شېرىكى يوقتۇر، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام الله نىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى، ئىسا ئەلەيھىسسالام الله نىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى، ئۇ الله نىڭ مەريەمگە تاشلىغان كەلىمىسى، الله تەرەپتىن بولغان روھتۇر. جەننەت ۋە دوزاخ ھەقتۇر دەپ گۇۋاھلىق بەرسە ئۇ قانداق ئەمەل ئۇستىدە بولسۇن الله ئۇنى جەننەتكە كىرگۈزىدۇ (دوزاخقا كىرگەن تەقدىردىمۇ، تېگىشلىك جازاسىنى تارتىپ بولۇپ ئاندىن جەننەتكە كىرىدۇ)». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىررىۋايىتىدە : «كىمكى، بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام الله نىڭ ئەلچىسى دەپ گۇۋاھلىق بەرسە الله ئۇنىڭغا دوزاخنى ھارام قىلىدۇ» دېيىلگەن.

413/2 ـ وعن أبي ذَرٍّ، رضيَ اللَّهُ عنه، قال: قال النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يقولُ اللَّهُ عزَّ وجَلّ: مَنْ جاءَ بِالحَسَنَةِ، فَلَهُ عَشْرُ أَمْثَالِها أَوْ أَزْيَدُ، ومَنْ جاءَ بِالسَّيِّئَةِ، فَجَزَاءُ سَيِّئَةٍ سَيِّئَةٌ مِثْلُهَا أَوْ أَغْفِرُ. وَمَنْ تَقَرَّبَ مِنِّي

[1] سۈرە زۇمەر 53 ـ ئايەت.
[2] سۈرە سەبەئ 17 ـ ئايەت.
[3] سۈرە تاھا 48 ـ ئايەت.
[4] سۈرە ئەئراف 156 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

شِبْراً، تَقَرَّبْتُ مِنْهُ ذِرَاعاً، ومنْ تَقَرَّبَ مِنِّي ذراعاً، تَقَرَّبْتُ مِنْهُ باعاً، وَمَنْ أَتاني يمشي، أَتيْتُهُ هَرْوَلَةً، وَمَنْ لَقِيَني بِقُرَابِ الأَرْضِ خَطِيئَةً لاَ يُشْرِكُ بِي شَيْئاً، لَقِيتُهُ بِمِثْلِها مغْفِرَةً» رواه مسلم.

معنى الحديث: «مَنْ تَقَرَّبَ» إِلَيَّ بِطاعَتِي «تَقَرَّبْتُ» إِلَيْهِ بِرحْمَتي، وإِنْ زَادَ زِدْتُ، «فَإِنْ أَتاني يَمشي» وَأَسْرَعَ في طاعَتِي «أَتيْتُه هَرْوَلَةً» أَيْ: صَبَبْتُ علَيْهِ الرَّحْمَة، وَسَبَقْتُهُ بها، ولَمْ أُحْوِجْهُ إِلى المَشْيِ الْكَثِيرِ في الوُصُولِ إِلى المَقْصُودِ، «وَقُرَابُ الأَرْضِ» بضمِّ القافِ ويُقال بكسرها، والضمّ أَصحّ، وأشهر، ومعناه: ما يُقارِبُ مِلأَهَا، واللَّه أعلم.

413/1 ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله ئېيتىدۇكى: ”كىمكى، بىر ياخشىلىقنى مەيدانغا كەلتۈرسە ئۇنىڭغا ئۇ ياخشىلىقنىڭ ساۋابىنى ئون ھەسسە كۆپەيتىپ بېرىمەن ياكى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ كۆپەيتىپ بېرىمەن. كىمكى، بىر يامانلىقنى كەلتۈرسە بىر يامانلىقنىڭ جازاسى شۇ بىر يامانلىقچىلىك چۈشلۇق بولىدۇ ياكى مەغپىرەت قىلىمەن. كىمكى، ماڭا بىر غېرىچ يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر گەز يېقىنلىشىمەن. كىمكى، ماڭا بىر گەز يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر غۇلاچ يېقىنلىشىمەن. كىمكى، ماڭا مېڭىپ كەلسە مەن ئۇنىڭغا يۈگۈرۈپ بارىمەن. كىمكى، ماڭا شېرىك كەلتۈرمەيلا زېمىن توشقىچە خاتالىق بىلەن دەرگاھىمغا كەلسە مەن ئۇنىڭغا شۇ زېمىن توشقىچە مەغپىرەت بىلەن ئۇچرىشىمەن“» [مۇسلىمدىن]

414/3 ـ وعن جابر، رضي اللَّهُ عنه، قال: جاءَ أَعْرَابِيٌّ إِلى النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: يا رَسُولَ اللَّهِ، ما المُوجِبَتانِ؟ فَقَالَ: «مَنْ مَاتَ لاَ يُشرِكُ بِاللَّه شَيْئاً دخَلَ الجَنَّةَ، وَمَنْ ماتَ يُشْرِكُ بِهِ شَيْئاً، دَخَلَ النَّارَ» رواه مُسلم.

414/3 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا بىر ئەئرابى كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بولۇشقا تېگىشلىك زۆرۈر ئىككى ئىش قايسى؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىرى الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي ئۆلگەن ئادەمنىڭ جەننەتكە كىرگۈزۈلىشى ۋە يەنە بىرى الله غا بىر نەرسىنى شېرىك كەلتۈرگەن ئادەمنىڭ دوزاخقا كىرگۈزۈلىشى» دېدى. [مۇسلىمدىن]

415/4– وَعن أنسٍ، رضي اللَّهُ عنه، أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وَمُعَاذٌ رِدِيفُهُ عَلَى الرَّحْلِ قَالَ: «يا مُعاذُ" قال: لَبيَّيْكَ يا رسُولَ اللَّهِ وَسَعْدَيْكَ، قالَ: «يا مُعَاذُ» قالَ: لَبَّيكَ يارَسُولَ اللَّهِ وَسَعْدَيْكَ. قالَ: «يَا مُعاذُ» قال: لَبَّيْكَ يا رَسُولَ اللَّهِ وَسَعْدِيكَ ثلاثاً، قالَ: «ما مِن عَبدٍ يَشْهَدُ أَنْ لاَ إِله إِلاَّ اللَّهُ، وَأَنَّ مُحَمدا عَبْدُهُ ورَسُولُهُ صِدْقاً مِنْ قَلْبِهِ إِلاَّ حَرَّمَهُ اللَّهُ على النَّارِ» قالَ: يَا رَسُولَ اللَّهِ أَفَلاَ أُخْبِرُ بِها النَّاسَ فيستبشروا؟ قال: «إِذاً يَتَّكِلُوا» فَأَخْبرَ بها مُعَاذٌ عِنْد مَوْتِهِ تَأَثُّماً. متفقٌ عليه.

وقوله: «تَأَثُّماً» أَيْ: خَوْفاً مِنَ الإِثمِ في كَتْمِ هذا العِلْمِ.

415/4 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن مۇئاز بىر ئۇلاغقا مىنگەشكەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى مۇئاز!» دېدى. مۇئاز: خوش، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى مۇئاز!» دېدى. مۇئاز: خوش، ئى الله نىڭ

پەيغەمبىرى! دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى مۇئاز!» دېدى. مۇئاز: خوش، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىر بەندە چىن قەلبىدىن راستچىللىق بىلەن ”بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق ۋە مۇھەممەد الله نىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى“ دەپ گۇۋاھلىق بەرسە الله ئۇنىڭغا دوزاخنى ھارام قىلىدۇ» دېدى. مۇئاز: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بۇ سۆزلەرنى بىلەن كىشىلەرنى خەۋەرلەندۈرەيمۇ، ئۇلارمۇ خۇش بېشارەت ئالسۇن؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداقتا ئۇلار بۇ سۆزگە يۆلىنىۋالىدۇ» دېدى. مۇئاز ئۆلۈپ كېتىدىغان چاغدا گۇناھكار (ئىلىمنى يوشۇرغان) بولۇپ قالماي دەپ كىشىلەرگە بۇنى سۆزلەپ بەرگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

416/5 ـ وعنْ أبي هريرة أوْ أبي سَعِيدٍ الخُدْرِيِّ رضيَ اللّهُ عنهما : شَكَ الرَّاوِي، وَلاَ يَضُرُّ الشَّكُّ في عَينِ الصَّحابي، لأنهم كُلُّهُمْ عُدُولٌ، قال : لما كان يَوْمُ غَزْوَةِ تَبُوكَ، أصابَ الناسَ مَجَاعَةٌ، فقَالُوا : يا رَسُولَ اللّهِ لَوْ أذِنْتَ لَنا فَنَحَرْنَا نَواضِحنَا، فَأكَلْنَا وَادَّهَنَّا؟ فَقَالَ رَسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم : «افْعَلُوا» فَجَاءَ عُمَرُ رضي اللّهُ عنهُ، فقالَ : يا رَسولَ اللّهِ إنْ فَعَلْتَ قَلَّ الظَّهْرُ، وَلَكِنْ ادْعُهُمْ بفَضْلِ أزْوَادِهِمْ، ثُمَّ ادْعُ اللّهِ لَهُمْ عَلَيْهَا بالبَرَكَةِ لَعَلَّ اللّه أنْ يَجْعَلَ في ذلكَ البَرَكَةَ. فَقَالَ رَسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم : «نَعَمْ» فَدَعَا بِنِطْعٍ فَبَسَطَهُ، ثُمَّ دَعَا بِفَضْلِ أزَاوَدِهِمْ، فَجعلَ الرَّجُلُ يجيءُ بِكَفٍّ ذُرَةٍ ويجيءُ الآخَرُ بِكَفِّ تَمْرٍ، ويجيءُ الآخَرُ بِكِسرَةٍ حَتى اجْتَمَعَ عَلى النِّطْعِ مِنْ ذَلِكَ شَيءٌ يَسِيرٌ، فَدَعَا رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عليه بِالبَرَكَةِ، ثُمَّ قالَ" خُذُوا في أوْعِيَتِكُمْ، فَأخَذُوا في أوْعِيَتِهِمْ حتى ما تركُوا في العَسْكَرِ وِعاء إلاَّ مَلأوهُ، وأكَلُوا حَتَّى شَبَعُوا وَفَضَلَ فَضْلَةٌ، فقالَ رَسُولُ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم : «أشْهَدُ أنْ لاَ إلَهَ إلاَّ اللّهُ، وَأنِّي رَسُولُ اللّهِ لاَ يَلْقَى اللّه بهما عَبْدٌ غَيْرُ شاكٌّ، فَيُحْجبَ عَنِ الجَنَّةِ» رواهُ مسلم.

416/5 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن ياكى ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، تەبۇك غازىتى بولغان ۋاقىتتا كىشىلەر ئاچلىقتىن قىينالدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەگەر رۇخسەت قىلساڭ تۆگىلىرىمىزنى سويۇپ يېسەك ۋە ئۇنىڭدىن مايلانساق، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شۇنداق، قىلىڭلار» دېدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەگەر ئۇنداق قىلساڭ ئۇلاغلىرىمىز ئازلاپ كېتىدۇ. لېكىن ئۇلارنىڭ سەپەرگە تەييارلىغان تاماقلىرىنىڭ ئاشقانلىرىنى يىغىپ ئۇنىڭ بەرىكىتىگە الله غا دۇئا قىلساڭ، الله ئۇنىڭغا بەرىكەت بېرىشى مۇمكىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ماقۇل» دېدى. ئاندىن تېرىدىن قىلىنغان بىر داستىخاننى چىقىرىپ يايدى ۋە ئۇلارنىڭ قالدۇق تاماقلىرىنى ئېلىپ كېلىشكە بۇيرىدى. بىركىشى بىر ئوچۇم تېرىق ئېلىپ كەلدى ۋە بىر كىشى بىر ئوچۇم خورما ۋە يەنە بىرسى بىر پارچە نان ئېلىپ كەلدى. شۇنىڭ بىلەن داستىخانغا ئازراق بىر نەرسە يىغىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بەرىكىتىگە دۇئا قىلدى. ئاندىن: «قاچاڭلارغا ئېلىڭلار» دېدى. ئۇلار قاچىلىرىغا ئالدى، ھەتتا ئەسكەرلەردىن بىرەرسىمۇ قالماي قاچىلىرى توشقىچە ئالدى. ئۇلار تويۇپ، ھەتتا تاماقلار ئېشىپمۇ قالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھنىڭ يوقلۇقىغا گۇۋاھلىق بېرىمەن ۋە مېنىڭ الله نىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىمگە گۇۋاھلىق بېرىمەن. ھەر قانداق بىر بەندە شەكلەنمەستىن بۇ ئىككى شاھادەت بىلەن الله غا ئۇچراشسا ئۇنىڭ جەننەتكە كىرىشكە توسالغۇ قالمايدۇ» دېدى. [تىرمىزىدىن]

417/6 ـ وَعَنْ عِتْبَانَ بنِ مالكٍ، رضي اللَّه عنه، وهو مِمَّنْ شَهِدَ بَدْراً، قال: كُنْتُ أُصَلِّي لِقَوْمي بَني سالمٍ، وَكَانَ يَحُولُ بَيْني وَبينهُم وادٍ إِذَا جاءَتِ الأَمطارُ، فَيَشُقُّ عَليَّ اجْتِيَازُهُ قِبَلَ مَسْجِدِهِمْ، فَجِئْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم، فقلتُ له: إِنِّي أَنْكَرْتُ بَصَرِي، وَإِنَّ الوَادِيَ الَّذِي بيْني وَبَيْنَ قَوْمي يسِيلُ إِذَا جَاءَتِ الأَمْطارُ، فَيَشُقُّ عَليَّ اجْتِيازُهُ، فَوَدِدْتُ أَنَّكَ تَأْتي، فَتُصَلِّيَ في بَيْتي مَكاناً أَتَّخِذُهُ مُصَلًّى، فقال رسُول اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم: «سأَفْعَلُ» فَغَدا عليَّ رَسُولُ اللَّهِ، وَأَبُو بَكْرٍ، رضي اللَّهُ عنه، بَعْدَ ما اشْتَدَّ النَّهَارُ، وَاسْتَأْذَنَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم، فَأَذِنْتُ لهُ، فَلَمْ يَجْلِسْ حتى قالَ: «أَيْنَ تُحِبُّ أَنْ أُصَلِّيَ مِنْ بَيْتِكَ؟» فَأَشَرْتُ لهُ إِلى المَكَانِ الَّذِي أُحبُّ أَنْ يُصَلِّيَ فيه، فَقَامَ رَسُولُ اللَّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم، فَكَبَّرَ وَصَفَفْنَا وراءَهُ، فَصَلَّى رَكْعَتَيْن، ثُمَّ سَلَّمَ وَسَلَّمْنَا حِينَ سَلَّمَ، فَحَبَسْتُهُ علَى خَزيرة تُصْنَعُ لَهُ، فَسَمعَ أَهْلُ الدَّارِ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم في بَيْتي، فَثَابَ رِجَالٌ منهمْ حتَّى كَثُرَ الرِّجَالُ في البَيْتِ، فَقَالَ رَجُلٌ: مَا فَعَلَ مَالِكٌ لا أَرَاهُ، فَقَالَ رَجُلٌ: ذلك مُنَافِقٌ لاَ يُحِبُّ اللَّه ورَسُولَهُ، فقالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم «لاَ تَقُلْ ذَلِكَ أَلاَ تَراهُ قالَ: لاَ إِلَهَ إِلاَّ اللَّهُ يَبْتَغِي بِذَلِكَ وَجْهَ اللَّهِ تَعالى؟». فَقَالَ: اللَّهُ وَرَسُولُهُ أَعْلَمُ، أَمَّا نَحْنُ فَوَاللَّهِ ما نَرَى وُدَّهُ، وَلاَ حَديثَهُ إِلاَّ إِلى المُنَافِقِينَ، فقالَ رسولُ اللَّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم: «فَإِنَّ اللَّه قَدْ حَرَّمَ على النَّارِ مَنْ قَالَ: لاَ إِلَهَ إِلاَّ اللَّهُ يَبْتَغِي بِذَلِكَ وَجْهِ اللَّهِ» متفقٌ عليه.

و "عِتْبَانِ" بكسر العين المهملة، وإِسكان التاءِ المُثَنَّاةِ فَوْقُ وبَعْدهَا باءٌ مُوَحَّدَةٌ. و "الخَزِيرَةُ" بالخاءِ المُعْجمةِ، وَالزَّاي: هِي دقِيقٌ يُطْبَخُ بِشَحْمٍ وقوله: "ثابَ رِجالٌ" بالثَّاءِ المِثَلَّثَةِ، أَيْ: جَاءوا وَاجْتَمعُوا.

**417/6** ـ ئىتبان ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ بەدرى ئۇرۇشىغا قاتناشقان كىشىلەردىن ئىدى. مەن بەنى سالىم قەۋمىگە ئىمام بولۇپ ناماز ئوقۇپ بېرەتتىم، مەن بىلەن ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا بىر جىلغا بولۇپ، يامغۇر ياغقان چاغدا ئۇيەرگە ئۆتۈشۈم قىيىن بولۇپ قالاتتى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ ئۇنىڭغا: مېنىڭ كۆزۈم ئاجىزلاپ قالدى، مەن بىلەن قەۋمىمنىڭ ئارىسىدا بىر جىلغا بار، يامغۇر ياغقان چاغدا بۇ يەردىن سۇلار ئاقىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارتەرەپكە ئۆتۈشۈم قىيىن بولۇپ قالىدۇ، ئۆيۈمدىكى بىرەر جاينى ناماز ئوقۇيدىغان جاي قىلىۋېلىشىم ئۈچۈن ئۆيۈمگە كېلىپ ناماز ئوقۇپ بېرىشىڭنى خالايمەن دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «پات ئارىدا شۇنداق قىلاي» دېدى. ئەتىسى كۈن ئېگىز كۆتۈرۈلگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلار كېلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىرىشكە رۇخسەت سورىدى. مەن رۇخسەت بەردىم. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئولتۇرمايلا: «ئۆيىڭنىڭ قەيەرىدە ناماز ئوقۇپ بېرىشىمنى ياخشى كۆرىسەن» دېدى. مەن نامازئوقۇشنى ياخشى كۆرىدىغان جاينى ئىشارەت قىلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۇرۇپ تەكبىر ئېيتتى (نامازغا تۇردى) بىزمۇ ئۇنىڭ كەينىدە سەپ بولۇپ تۇردۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇپ سالام بەردى. بىزمۇ سالام بەردۇق، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن تەييارلىغان خەزىرە تامىقىغا (گۆش، ئۇن بىلەن پىشۇرۇلىدىغان تاماق) تۇتۇپ قالدىم. مەھەللىدىكىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىزنىڭ ئۆيدە ئىكەنلىكىنى ئاڭلاپ ئۇلار يىغىلىشىپ كەلگەچكە، ئۆيدە كىشىلەر كۆپىيىپ كەتتى، بىر كىشى نېمە بولغاندۇ، مالىك كۆرۈنمەيدىغۇ؟

دېدى. يەنە بىركىشى: ئۇ الله ۋە الله نىڭ رەسۇلىنى ياخشى كۆرمەيدىغان مۇناپىق، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام : «ئۇنداق دېمەڭلار، ئۇنىڭ الله تائالانىڭ رازىلىقىنى تىلەپ "بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق" دېگەنلىكىنى كۆرمىدىڭلارمۇ؟» دېدى. بىز بىرى الله ۋە الله نىڭ رەسۇلى بىلگۈچىدۇر. ئەمما بىز الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بىز ئۇنىڭ مۇناپىقلاردىن باشقىلار بىلەن سۆزلەشكەنلىكىنى ۋە دوست بولغانلىقىنى كۆرمىدۇق، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەقىقەتەن الله نىڭ رازىلىقىنى ئىزدەپ "بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق" دېگەن كىشىگە دوزاخقا ھارام بولىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

418/7 ـ وعن عمرَ بنِ الخطاب، رضي اللّهُ عنه، قال: قَدِمَ رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِسَبْيٍ فَإِذَا امْرَأَةٌ مِنَ السَّبْيِ تَسْعَى، إِذْ وَجَدت صبيًّا في السبْيِ أَخَذَتْهُ فَأَلْزَقَتْهُ بِبَطْنِها، فَأَرْضَعَتْهُ، فقال رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَتُرَوْنَ هَذِهِ المَرْأَةَ طارِحَةً وَلَدَهَا في النَّارِ؟ قُلْنَا: لاَ وَاللّهِ. فَقَالَ: «للّهُ أَرْحمُ بِعِبادِهِ مِنْ هَذِهِ بِولَدِهَا» متفقٌ عليه.

418/7 ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا ئەسىرلەر ئېلىپ كېلىندى، شۇ ۋاقىتتا ئەسىرلەر ئىچىدىكى بىر ئايال ئۇياق ـ بۇياققا يۈگۈرۈپ ئەسىرلەر ئىچىدىن بىر بالىنى تېپىۋېلىپ ئۇنى قۇچىقىغا ئېلىپ ئەمگۈزگىلى تۇردى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قاراڭلار بۇ ئانا ئۆز بالىسىنى ئوتقا تاشلارمۇ؟» دېدى. بىز: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇنداق قىلمايدۇ، دېسەك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله ئۆزبەندىلىرىگە بۇ ئايال ئۆز بالىسىغا مېھرىبان بولغاندىنمۇ بەكرەك مېھرىباندۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

419/8 ـ وعن أبي هريرة، رضي اللّهُ عنه، قال: قال رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لما خَلَقَ اللّهُ الخَلْقَ، كَتَبَ في كِتَابٍ، فَهُوَ عِنْدَهُ فَوْقَ العَرْشِ: إنَّ رَحْمتي تَغْلِبُ غَضَبِي».

وفي روايةٍ: «غَلَبَتْ غَضَبِي» وفي روايةٍ «سَبَقَتْ غَضَبِي» متفقٌ عليه.

419/8 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله مەخلۇقاتلارنى ياراتقان چاغدا، ئەرشنىڭ ئۈستىدە ئۆز ئالدىدا تۇرىدىغان كىتابقا: "ھەقىقەتەن مېنىڭ رەھمىتىم غەزىپىمدىن ئۈستۈندۇر" دەپ يازغان».

يەنە بىر رىۋايەتتە: "غەزىپىمدىن غالىپ كەلدى" ۋە يەنە بىر رىۋايەتتە : "غەزىپىمدىن ئۆتۈپ كەتتى" دەپ يازغان. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

420/9 ـ وعنه قال: سمِعْتُ رسُولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «جَعَلَ اللّهُ الرَّحْمَةَ مائَةَ جُزْءٍ، فَأَمْسَكَ عِنْدَهُ تِسعَةً وتِسْعِينَ، وَأَنْزَلَ في الأَرْضِ جُزْءًا واحِداً، فَمِنْ ذَلِكَ الجُزْءِ يَتَراحمُ الخَلائِقُ حَتَّى تَرْفَعَ الدَّابَّةُ حَافِرَهَا عَنْ ولَدِها خَشْيَةَ أَنْ تُصِيبَهُ».

وفي روايةٍ: «إنَّ للّهِ تَعَالى مائَةَ رَحْمَةٍ أَنْزَلَ مِنْهَا رَحْمَةً وَاحِدَةً بَيْنَ الجنِّ والإِنْسِ وَالبَهَائمِ وَالهوَامِّ، فَبِهَا يَتَعاطَفُونَ، وبِها يَتَراحَمُونَ، وَبِها تَعْطِفُ الوَحْشُ عَلى وَلَدِها، وَأَخَّرَ اللّهُ تَعالى تِسْعاً وتِسْعِينَ رَحْمَةً يَرْحَمُ بها عِبَادَهُ يَوْمَ القِيَامَةِ» متفقٌ عليه.

ورواهُ مسلم أيضاً من روايةِ سَلْمَانَ الفَارِسيِّ، رضي اللّهُ عنه، قال: قال رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ للّهِ تَعَالَى مِائَةَ رَحْمَةٍ فَمِنْها رَحْمَةٌ يَتَراحَمُ بها الخَلْقُ بَيْنَهُمْ، وَتِسعٌ وَتِسْعُونَ لِيَوْمِ القِيامَةِ».

وفي رواية «إنَّ اللّه تعالى خَلَقَ يَومَ خَلَقَ السَّمَواتِ والأرْضَ مِائَةَ رَحْمَةٍ كُلُّ رَحْمَةٍ طِبَاقُ مَا بَيْنَ السَّمَاءِ إلى الأرْضِ، فَجَعَلَ مِنها في الأرْضِ رَحْمَةً فَبِها تَعْطِفُ الوَالِدَةُ عَلَى وَلَدِها وَالْوحْشُ وَالطَّيْرُ بَعْضُها عَلَى بَعْضٍ فَإذا كانَ يَوْمُ القِيامَةِ، أكْمَلَها بهذِهِ الرَّحْمَةِ».

420/9 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «الله رەھمەتنى 100 پارچە قىلىپ، ئۇزىنىڭ قېشىدا 99 نى ئېلىپ قېلىپ زېمىنغا ئۇنىڭ بىر پارچىسىنى چۈشۈرگەن، ئاشۇ بىر ھەسسە رەھمەتتىن مەخلۇقاتلار ئۆز ـ ئارا رەھىم قىلىشىدۇ، ھەتتا چاھار پايلارمۇ باللىرىنى دەسسەپ سېلىشتىن قورقۇپ ئۆز تۇياقلىرىنى كۆتۈرۈۋالىدۇ».

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ھەقىقەتەن الله نىڭ 100 رەھمىتى بولۇپ ئۇنىڭدىن بىر رەھمەتنى جىنلار،ئىنسانلار، ھايۋانلار ۋە قۇشلار ئارىسىغا چۈشۈردى، الله نىڭ ئاشۇ بىر ئۇلۇش رەھمەتنىڭ سەۋەبى بىلەن ئۇلار ئۆزئارا مېھرىبانلىق قىلىشىدۇ ۋە رەھىم قىلىشىدۇ ئاشۇ رەھمەت بىلەن ۋەھشىي ھايۋانمۇ ئۆزىنىڭ بالىسىغا مېھرىبانلىق قىلىدۇ. الله تائالا 99 رەھمەتنى كېچىكتۈرۈپ ئۇنىڭ بىلەن بەندىلىرىگە قىيامەت كۈنى رەھىم قىلىدۇ» دېيىلگەن. [بىر لىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام مۇسلىمنىڭ سەلمان فارىسىدىن رىۋايەت قىلغان يەنە بىر رىۋايىتىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله تائالانىڭ 100 رەھمىتى بولۇپ ئۇنىڭدىن بىر رەھمىتى بىلەن مەخلۇقاتلار ئۆز ئارا رەھىم قىلىشىدۇ ۋە قالغان 99 رەھمىتى قىيامەت ئۈچۈندۇر» دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «الله تائالا ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ياراتقان كۈنى ھەر بىر رەھمىتى ئاسمان ۋە زېمىنغا تەڭ كېلىدىغان يۈز رەھمەتنى يارىتىپ ئۇنىڭدىن بىر رەھمەتنى زېمىندا قىلدى. ئاشۇ بىر رەھمەت بىلەن ئانا ئۆز بالىسىغا ۋە ياۋايى ۋە ئۇچار قۇشلار بىر ـ بىرىگە مېھرىبانلىق قىلىدۇ. قىيامەت كۈنى بولغاندا الله ئۆز ھۆزۈرىدىكى توقسان توققۇز رەھمەتنى يايىدۇ» دېگەن.

421/10 ـ وعنه عن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. فِيمَا يَحكِى عَن ربِّهِ، تَبَارَكَ وَتَعَالى، قال: «أذنَب عبْدٌ ذَنباً، فقالَ: اللَّهُمَّ اغفِرْ لي ذَنبي، فقال اللّهُ تَبَارَكَ وَتَعالى: أذْنَبَ عبدِي ذنباً، فعلِم أنَّ لَهُ ربًّا يَغْفِرُ الذَّنْبَ، وَيأْخُذُ بِالذَّنبِ، ثُمَّ عَادَ فَأَذْنَبَ، فقال: أيْ ربِّ اغفِرْ لي ذنبي، فقال تبارك وتعالى: أذنبَ عبدِي ذَنباً، فَعَلَمَ أنَّ لَهُ رَبًّا يَغفِرُ الذَّنبَ، وَيَأْخُذُ بِالذنْبِ، ثُمَّ عادَ فَأَذنَبَ، فقال: أي رَبِّ اغفِرْ لي ذَنبِي، فقال تَبَارَك وَتَعَالى: أذنَبَ عَبدِي ذَنباً، فعلِمَ أنَّ لَهُ رَبًّا يَغْفِرُ الذَّنبَ، وَيأْخُذُ بِالذَّنبِ، قدَ غَفَرْتُ لِعبدي.. فَلْيَفعَلْ ما شَاءَ» متفقٌ عليه.

وقوله تعالى: «فَلْيَفْعلْ ما شَاءَ» أَي: مَا دَامَ يَفْعَلُ هَكَذا، يُذْنِبُ وَيتُوبُ أغْفِرُ لَهُ، فإنَّ التَّوبَةَ تَهدِمُ ما قَبْلَهَا.

421/10 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ پەرۋەردىگارىدىن ھېكايە قىلىپ الله مۇنداق دەيدۇ دېگەن: «بىر بەندە گۇناھ ئۆتكۈزۈپ، ئى الله! مېنىڭ گۇناھىمنى مەغپىرەت قىلغىن دېسە. الله تائالا: "مېنىڭ بەندەم گۇناھ ئۆتكۈزدى، ئاندىن ئۇ

ئـۆزىنىڭ گـۇناھىنى مەغپىـرەت قىلىدىغـان رەببىـنى ۋە گـۇناھىدىن ھېسـاب ئالىدىغـان رەببىنىــڭ بــار ئىكەنلىكىنى بىلدى“ دەيدۇ. ئاندىن ئۇ بەندە يېنىپ قايتا گۇناھ ئۆتكۈزۈپ: ئى الله! مېنىڭ گۇناھىمنى مەغپىرەت قىلغىن دېسە، الله: ”مېنىڭ بەندەم گۇناھ ئۆتكۈزدى، ئاندىن ئۇ ئۆزىنىڭ گۇناھىنى مەغپىرەت قىلىدىغان ۋە گۇناھىدىن ھېساب ئالىدىغان رەببىنىڭ بار ئىكەنلىكىنى بىلدى“ دەيدۇ. ئاندىن ئۇ بەندە يېنىپ قايتا گـۇناھ ئـۆتكۈزۈپ: ئـى الله! مېـنى مەغپىـرەت قىلغىــن دېســە، الله: ”مېنىـڭ بـەندەم گـۇناھ ئۆتكۈزدى، ئاندىن ئۇ ئۆزىنىڭ گۇناھىنى مەغپىرەت قىلىدىغان ۋە گۇناھى بىلەن تۇتىدىغان رەببىنىڭ بار ئىكەنلىكىنى بىلدى، ھەقىقەتەن مەن بەندەمنى مەغپىرەت قىلدىم خالىغىنىنى قىلسۇن“ دەيدۇ ››[1].
[بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

422/11 ـ وعنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «وَالَّذِي نَفْسي بِيَدِهِ لَوْ لَمْ تُذنِبُوا، لَذَهَبَ اللَّهُ بِكُمْ، وَلجَاءَ بِقوم يُذْنِبُونَ، فَيَسْتَغْفِرُونَ اللّه تعالى، فيَغْفرُ لَهُمْ» رواه مسلم.

**422/11** ـ ئـەبۇھۇرەيرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇدىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام مۇنـداق دېگـەن: ‹‹ جېـنىم ئىلكىـدە بولغـان زات الله نىـڭ نـامى بىلـەن قەسـەمكى، ئەگـەر سىلەر گـۇناھ ئۆتكۈزمىسەڭلار، ئەلۋەتتە سىلەرنى الله ئېلىپ كېتىپ، گۇناھ ئۆتكۈزىدىغان كىشىلەرنى ئېلىپ كەلگەن، ئـاندىن ئـۇلار گـۇناھ ئـۆتكۈزۈپ، الله دىــن مەغپىــرەت تەلــەپ قىلغـان، الله ئۇلارنـى مەغپىـرەت قىلغـان بولاتتى ››. [مۇسلىمدىن]

423/12 ـ وعن أبي أَيُّوبَ خَالِدِ بنِ زيد، رضي اللّه عنه قال: سمعتُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «لَوْلا أَنَّكُمْ تُذنبُونَ، لخَلَقَ اللّهُ خَلقاً يُذنِبونَ، فَيَسْتَغْفِرُونَ، فَيَغْفِرُ لَهُمْ» رواه مسلم.

**423/12** ـ ئەبۇئـەييۇب خـالىد ئىبـنى زەيـد رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلىـنىدۇ، مـەن پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالامنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكىنى ئاڭلىغـان ئىدىـم: ‹‹ ئەگـەر سىلەر گۇناھ ئۆتكۈزمىسەڭلار، الله گۇناھ ئۆتكۈزىدىغان مەخلۇقاتلارنى يارىتىدۇ، ئاندىن ئۇلار مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ، الله ئۇلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ ››. [مۇسلىمدىن]

424/13 ـ وعن أبي هريرة، رضي اللّه عنه، قال: كُنَّا قُعوداً مَع رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، مَعَنا أَبُو بكْر وَعُمَرُ، رضي اللّه عنهما في نَفَرٍ، فَقَامَ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِنْ بَيْن أَظْهُرنَا، فَأَبْطَأَ عَلَيْنَا، فَخَشَينا أَنْ يُقْتَطَعَ دُونَنَا، ففَزَعْنا، فَقُمْنَا، فَكُنْتُ أَوَّلَ مَنْ فَزع، فَخَرجتُ أَبْتَغِي رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، حَتَّى أَتَيتُ حَائِطاً لِلأَنْصَارِ وَذَكَرَ الحديث بطُوله إِلى قوله: فقال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اذْهَبْ فَمَنْ لَقِيتَ وَرَاءَ هَذَا الحَائِطِ يَشْهَدُ أَنْ لا إِلَه إلاَّ اللَّه، مُسْتَيقِناً بهَا قَلبُهُ فَبَشِّرْهُ بِالجَنَّةِ» رواه مسلم.

**424/13** ـ ئـەبۇھۇرەيرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇدىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، بىـز پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام بىلەن بىرگە ئولتۇرغان ئىدۇق، بىز بىلەن ئەبۇبەكرى ۋە ئۆمەر قاتارلىق بىر قانچە كىشىلەر بار ئىدى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام بىـزنىڭ ئـارىمىزدىن تـۇرۇپ چىقىـپ كېتىـپ ئۇزاققىچە قـايتىپ كـەلمىدى. بىـز

[1] بۇ ھەدىستە كۆزدە تۇتۇلغىنى گۇناھ ئۆتكۈزۈپ قىلغان گۇناھىغا ھەقىقەتەن تەۋبە قىلغان ئاندىن ئىنسانلارغا خاس ئاجىزلىقى بىلەن يەنە بەزى گـۇناھلارنى سـادىر قىلىـپ قويغـاندىن كېيىــن قىلغىنىغـا پۇشـايمان قىلىــپ، يەنــە الله تەرىپىگــە قـايتىش ئۈمىــدى بولغـان كىشــدۇر. الله نىــڭ خالىغىنىنى قىلسۇن دېگىنى : ”تەۋبە قىلىش نىيىتىدىلا بولسا قىلغان گۇناھلىرىغا ھەقىقي پۇشايمان قىلسا، ئۇ كىشى ئۈچۈن تەۋبىنىڭ ئىشىكى ھـەر قاچـان ئوچـۇق“ دېگـەنلىكتۇر. بـۇ ھـەدىس ھەرگــىزمۇ بـەندە دىلىغـا مـاس كەلمىگـەن ئـاغزاكى تـەۋبىلىرى بىلـەن ئۆتىۋەرسـىمۇ الله ئۇنـى كەچۈرۈۋېتىدۇ، ئىسلام بەندىنىڭ خالىغىنچە مەسخىرە قىلىشقا يول قويىدۇ، دېگەنلىك ئەمەس.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئايرىلىپ قالمايلى، دەپ قورقۇپ ساراسىمىگە چۈشۈپ كېتىپ ئىزدەش ئۈچۈن ئورنىمىزدىن تۇردۇق. ساراسىمىگە چۈشكەن كىشىلەرنىڭ ئەۋۋىلى مەن ئىكەنمەن، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نى ئىزدەپ سىرتقا چىقتىم ، ھەتتا ماڭا ئەنسارىنىڭ بىغىنىڭ تېمىغىچە ئىزدەپ باردىم، دەپ ئۇ ھەدىسنىڭ ئۇزۇن جەريانىنى بايان قىلىدى ۋە سۆزىنى داۋاملاشتۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بارغىن، چىن قەلبىدىن ئىشىنىپ تۇرۇپ ''بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق'' دەپ گۇۋاھلىق بېرىدىغان ھەرقانداق بىر كىشىگە مۇشۇ تامنىڭ كەينىدە ئۇچراشساڭ ئۇنىڭغا جەننەت بىلەن خوش بېشارەت بەرگىن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

425/14 ـ وعن عبد اللَّه بن عَمْرو بن العاص، رضي اللَّه عنهما، أن النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم تَلا قَوَل اللَّهِ عَزَّ وَجَلَّ في إِبراهِيمَ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: ﴿رَبِّ إِنَّهُنَّ أَضْلَلْنَ كَثِيراً مِنَ النَّاسِ فَمَن تَبِعَنِي فَإِنَّهُ مِنِّي﴾ وَقَوْلَ عيسى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: ﴿إِنْ تُعَذِّبْهُم فَإِنَّهُم عِبَادُكَ وَإِنْ تَغْفِرْ لَهُم فَإِنَّكَ أَنتَ الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ﴾ فَرَفَعَ يَدَيْه وقال "اللَّهُمَّ أُمَّتِي أُمَّتِي" وَبَكَى، فقال اللَّه عَزَّ وَجَلَّ: "يا جبريلُ اذْهَبْ إِلى مُحَمَّدٍ وَرَبُّكَ أَعْلَمُ،فسلْهُ مَا يُبكِيهِ؟" فَأَتَاهُ جبريلُ فَأَخبَرَهُ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِمَا قال: وَهُو أَعْلَمُ، فقال اللَّهُ تعالى: "يا جبريلُ اذهَبْ إِلى مُحَمَّدٍ فَقُلْ: إِنَّا سَنُرضِيكَ في أُمَّتِكَ وَلا نَسُوؤُكَ" رواه مسلم.

**425/14** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام الله نىڭ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام توغرىسىدىكى بۇ ئايىتىنى ﴿پەرۋەردىگارىم! ھەقىقەتەن ئۇلار (بۇتلار) نۇرغۇن كىشىلەرنى ئازدۇردى، كىمكى ماڭا ئەگەشكەن بولسا، ئۇ مېنىڭ دىنىمدىدۇر﴾[1] ۋە ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزىنى: ﴿ئەگەر ئۇلارغا ئازاب قىلساڭ، ئۇلار سېنىڭ بەندىلىرىڭدۇر (ئۇلارنى خالىغىنىڭچە تەسەررۇپ قىلىسەن). ئەگەر ئۇلارغا مەغپىرەت قىلساڭ سەن غالىپ، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇرسەن﴾[2] تىلاۋەت قىلىپ ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىككى قولىنى كۆتۈرۈپ: «ئى الله! ئۇممىتىم، ئۇممىتىم» دەپ يىغلاپ كەتتى. الله تائالا: ''ئى جىبرىئىل! مۇھەممەدنىڭ قېشىغا بارغىن، سېنىڭ رەببىڭ ھەممىنى بىلىپ تۇرىدۇ، ئۇ نېمىگە يىغلايدۇ؟ سورىغىن'' دېدى. ئاندىن جىبرىئىل پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جىبرىئىلغا: «الله غۇ نېمە ئۈچۈن يىغلىغانلىقىمنى بىلىدۇ؟» دەپ يىغلىغانلىقىنىڭ سەۋەبىنى دەپ بەردى. الله تائالا: ''ئى جىبرىئىل مۇھەممەدنىڭ قېشىغا بېرىپ ئۇنىڭغا: بىز ئۇممىتىڭ توغرىسىدا سېنى رازى قىلىمىز ۋە سېنى رەنجىتمەيمىز دېگىن'' دېدى» .[مۇسلىمدىن]

426/15 ـ وعن مُعَاذِ بنِ جَبَلٍ، رضي اللَّه عنه، قال: كُنتُ رِدْفَ النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم على حِمارٍ فقال: «يَا مُعَاذُ هَل تَدري مَا حَقُّ اللَّه عَلَى عِبَادِهِ، ومَا حَقُّ الْعِبادِ عَلى اللَّه؟» قلت: اللَهُ وَرَسُولُهُ أَعْلَمُ. قال: «فَإِنَّ حَقَّ اللَّهِ عَلَى العِبَادِ أَن يَعْبُدُوه، وَلا يُشْرِكُوا بِهِ شَيْئاً، وَحقَّ العِبادِ عَلى اللَّهِ أَنْ لا يُعَذِّبَ مَنْ لا يُشرِكُ بِهِ شَيْئاً» فقلت: يا رسولُ اللَّهِ أَفَلا أُبَشِّرُ النَّاسَ؟ قال: «لا تُبَشِّرْهُم فَيَتَّكِلُوا» متفقٌ عليه.

[1] سۈرە ئىبراھىم 36 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە مائىدە 118 ـ ئايەت.

**426/15** ـ مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن ئېشەكتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كەينىگە مىنگەشكەن ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى مۇئاز! الله نىڭ بەندىلىرى ئۈستىدىكى ھەققىنى ۋە بەندىلەرنىڭ الله نىڭ ئۈستىدىكى ھەققىنى بىلەمسەن؟» دېدى. مەن: الله ۋە الله نىڭ رەسۇلى بىلگۈچىدۇر دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەقىقەتەن الله نىڭ بەندىلىرى ئۈستىدىكى ھەققى الله غا ئىبادەت قىلىش ۋە الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەسلىك، شۇنداقلا بەندىنىڭ الله نىڭ ئۈستىدىكى ھەققى، الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمىگەن ئادەمنى ئازابلىماسلىق» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بۇ توغرىدا كىشىلەرگە خۇش بېشارەت بەرمەيمۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام : «ئۇلارغا بېشارەت بەرمىگىن، ئۇلار بۇنىڭغا يۆلىنىۋالىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

427/16 ـ وعن البَرَاءِ بنِ عازبٍ، رضي اللَّه عنهما، عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «المُسْلِمُ إِذَا سُئِلَ في القَبرِ يَشهَدُ أن لا إِلَهَ إِلاَّ اللَّه، وأنَّ مُحَمَّداً رسولُ اللَّه» فذلك قولهُ تعالى: ﴿يُثَبِّتُ اللَّهُ الّذِينَ آمَنُوا بِالقَوْلِ الثَّابِتِ في الحَيَاةِ الدُّنيَا وفي الآخِرَةِ﴾ متفقٌ عليه.

**427/16** ـ بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلمان قەبرىدە سوراق قىلىنغان چاغدا "ئۇ بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، ھەقىقەتەن مۇھەممەد الله نىڭ ئەلچىسى" دەپ گۇۋاھلىق بېرىدۇ. بۇ الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىنىڭ ئەمەلىيىتىدۇر: ﴿الله مۆمىنلەرنى مۇستەھكەم ئىمان بىلەن دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە مەھكەم تۇرغۇزىدۇ﴾[1] ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

428/17 ـ وعن أنسٍ، رضي اللَّهُ عنه عن رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِنَّ الكَافِرَ إِذَا عَمِلَ حَسَنَةً، أُطعِمَ بِهَا طُعمَةً مِنَ الدُّنيَا، وَأَمَّا المُؤمِن، فَإِنَّ اللَّه تعالى يَدَّخِرُ لَهُ حَسَنَاتِهِ في الآخِرَةِ، وَيُعْقِبُهُ رِزْقاً في الدُّنْيَا عَلى طَاعَتِهِ».

وفي روايةٍ: «إِنَّ اللَّه لا يَظْلِمُ مُؤْمِناً حَسَنَةً يُعْطَى بِهَا في الدُّنْيَا، وَيُجْزَى بِهَا في الآخِرَة، وَأَمَّا الْكَافِرُ، فَيُطْعَمُ بِحَسَنَاتِ مَا عَمِلَ لِلَّهِ تعالى، في الدُّنْيَا حَتَّى إِذَا أَفْضَى إِلى الآخِرَة، لَمْ يَكُنْ لَهُ حَسَنَةٌ يُجْزَى بِهَا» رواه مسلم.

**428/17** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەقىقەتەن كاپىر ياخشى ئىش قىلسا، ئاشۇ ئەمەللىرىنىڭ سەۋەبى بىلەن دۇنيانىڭ نېمەتلىرىدىن بەھرىمەن بولىدۇ. ئەمما مۆمىنگە كەلسەك، الله تائالا ئۇنىڭ ياخشىلىقلىرىنى ئاخىرەتكە قالدۇرۇپ قويىدۇ ۋە ئۇنىڭ ئەمەلىيىتىگە قارىتا دۇنيادىمۇ رىزق بېرىدۇ».

يەنە بىر رىۋايەتتە : «الله تائالا ھەقىقەتەن مۆمىنگە ئۇنىڭ قىلغان ياخشىلىقى توغرىسىدا زۇلۇم قىلمايدۇ، ئۇ ياخشىلىققا قارىتا دۇنيادىمۇ رىزق بېرىدۇ ۋە ئاخىرەتتىمۇ مۇكاپاتلايدۇ. ئەمما كاپىرلارغا كەلسەك ئۇلار الله نىڭ رازىلىقىنى تىلىمەي قىلغان ياخشىلىقلىرى سەۋەبى بىلەن دۇنيادىلا رىزىقلىنىدۇ.

[1] سۈرە ئىبراھىم 27 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئەمما ئۇ كاپىرنىڭ ئاخىرەتكە بارغاندا مۇكاپاتلانغىدەك ياخشىلىقلىرى بولمايدۇ» دېيىلگەن. [مۇسلىمدىن]

429/18 ـ وعن جابرٍ، رضي اللَّه عنه قال: قال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَثَلُ الصَّلَوَاتِ الخَمْسِ كَمَثَلِ نَهَرٍ جَارٍ غَمْرٍ عَلَى بَابِ أَحَدِكُمْ يَغْتَسِلُ مِنْهُ كُلَّ يَوْمٍ خَمْسَ مَرَّاتٍ» رواه مسلم.

«الْغَمْرُ» الْكَثِيرُ.

429/18 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بەش ۋاخ نامازنىڭ مىسالى سىلەرنىڭ بىرىڭلارنىڭ ئىشىكىنىڭ ئالدىدىكى ئېقىپ تۇرغان ئۆستەڭدە كۈندە بەش قېتىم يۇيۇنۇپ تۇرغىنىغا ئوخشايدۇ». [مۇسلىمدىن]

430/19 ـ وعن ابنِ عباسٍ، رضي اللَّه عنهما، قال: سمعتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «مَا مِنْ رَجُلٍ مُسلِمٍ يَمُوتُ فَيَقُومُ عَلَى جَنازتِه أَرْبَعُونَ رَجُلاً لا يُشرِكُونَ بِاللَّهِ شَيْئاً إِلاَّ شَفَّعَهُمُ اللَّهُ فيه» رواه مسلم.

430/19 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «ھەر قانداق مۇسۇلمان بىركىشى ئۆلسە ئۇنىڭ جىنازىغا الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەيدىغان 40 ئادەم قاتناشسا الله ئۇ كىشىلەرنىڭ شۇ كىشى ئۈستىدە قىلغان شاپائىتىنى قوبۇل قىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

431/20 ـ وعن ابنِ مسعودٍ، رضي اللَّهُ عنه، قال: كُنَّا مَعَ رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في قُبَّةٍ نَحواً مِنْ أَرْبَعِينَ، فقال: «أَتَرضَونَ أَنْ تَكُونُوا رُبُعَ أَهْلِ الجَنَّةِ؟» قُلْنَا: نَعَم، قال: «أَتَرضَونَ أَن تَكُونُوا ثُلُثَ أَهْلِ الجَنَّةِ؟" قُلْنَا: نَعَم، قال: «وَالَّذِي نَفسُ مُحَمَّدٍ بِيَدِهِ إِنِّي لأَرجُو أَنْ تَكُونُوا نِصفَ أَهْلِ الجَنَّة، وَذَلِك أَنَّ الجَنَّةَ لا يَدخُلُهَا إِلاَّ نَفسٌ مُسلِمَةٌ، وَمَا أَنتُمْ في أَهْلِ الشِّركِ إِلاَّ كَالشَّعرَةِ البَيْضَاءِ في جلدِ الثَّورِ الأَسودِ، أَوْ كَالشَّعَرَةِ السَّودَاءِ في جلدِ الثَّورِ الأَحْمَرِ» متفقٌ عليه.

431/20 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز بىر چېدىردا 40 دەك ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە ئىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يەنى (مېنىڭ ئۈممىتىم) جەننەتكە كىرگۈچىلەرنىڭ تۆتتىن بىرى بولۇشقا رازى بولامسىلەر؟» دېدى. بىز: شۇنداق، رازى بولىمىز، دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر جەننەتكە كىرگۈچىلەرنىڭ ئۈچتىن بىرى بولۇشقا رازى بولامسىلەر» دېدى. بىز: شۇنداق رازى بولىمىز، دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۇھەممەدنىڭ جېنى ئىلكىدە بولغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن سىلەرنىڭ جەننەتكە كىرگۈچىلەرنىڭ يېرىمى بولۇشىڭلارنى ئارزۇ قىلىمەن، سەۋەبى شۇكى؛ جەننەتكە پەقەت مۇسۇلمان كىشىلەرلا كىرىدۇ. سىلەر (دوزاخقا كىرگۈچىلەر) شېرىك ئەھلى سېلىشتۇرغاندا قارا كالىنىڭ تېرىسىدىكى ئاق يۇڭغا ياكى قىزىل كالىنىڭ تېرىسىدىكى قارا يۇڭغا ئوخشايسىلەر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

432/21 ـ وعن أبي موسى الأشعري، رضي اللّه عنه، قال: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذَا كَانَ يَوْمُ الْقِيامَةِ دَفَعَ اللَّهُ إِلى كُلِّ مُسْلِمٍ يَهُودياً أَو نَصْرَانِياً فَيَقُولُ: هَذَا فِكَاكُكَ مِنَ النَّارِ».

وفي رواية عنهُ عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «يَجيءُ يَوْمَ الْقِيامَةِ نَاسٌ مِنَ الْمُسْلِمِين بِذُنُوبٍ أَمْثَالِ الجِبَالِ يَغفِرُهَا اللَّهُ لهمْ» رواه مسلم.

قوله: «دَفَعَ إِلى كُلِّ مُسْلِمٍ يهودياً أَوْ نَصرانياً فَيَقُولُ: هَذا فكاكُكَ مِنَ النَّارِ» معْنَاهُ مَا جَاءَ في حديث أبي هريرة، رضي اللَّهُ عنهُ: «لِكُلِّ أَحَدٍ مَنزِلٌ في الجَنَّةِ، ومَنزِلٌ في النَّارِ، فالْمُؤْمِن إِذَا دَخَلَ الجَنَّةَ خَلَفَهُ الكَافِرُ في النَّارِ، لأَنَّهُ مُسْتَحِق لذلك بكُفْرِه» وَمَعنى «فكَاكُكَ»: أَنَّكَ كُنْتَ مُعَرَّضاً لِدُخُولِ النَّارِ، وَهَذا فِكَاكُكَ، لأَنَّ اللَّه تعالى قَدَّرَ لِلنَّارِ عدداً يَمْلَؤُهَا، فإِذا دَخَلَهَا الكُفَّارُ بِذُنُوبِهمْ وَكُفْرِهِمْ، صَارُوا في مَعنى الفِكَاك لِلمُسلِمِينَ. واللَّه أعلم.

432/21 ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى الله ھەربىر مۇسۇلماننىڭ ئالدىغا بىر يەھۇدىي ياكى خرىستىئاننى ئېلىپ كېلىپ ”مانا بۇ سېنىڭ دوزاختىكى ئورنىڭغا ئالماشتۇرۇلغان كىشىدۇر“ دەيدۇ»[1].

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى مۇسۇلمانلاردىن بولغان بىر مۇنچە كىشىلەر تاغدەك گۇناھلارنى ئېلىپ كېلىدۇ، الله ئۇلارنىڭ ئۇ گۇناھلىرىنى كەچۈرۈۋېتىدۇ». [مۇسلىمدىن]

433/22 ـ وعن ابن عمَر رضي اللّه عنهما قال: سمِعتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «يُدْنَى الْمُؤْمِنُ يَومَ القِيامَةِ مِنْ رَبِّهِ حتَّى يَضَعَ كَنَفَهُ عَلَيهِ، فَيُقَرِّرَهُ بِذُنُوبِه، فيقولُ: أَتَعرفُ ذنبَ كَذا؟ أَتَعرفُ ذَنبَ كَذَا؟ فيقول: رَبِّ أَعْرِفُ، قال: فَإِنِّي قَد سَتَرتُهَا عَلَيكَ في الدُّنيَا، وَأَنَا أَغْفِرُهَا لَكَ اليَومَ، فَيُعطَى صَحِيفَةَ حسَنَاته» متفقٌ عليه.

433/22 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «قىيامەت كۈنى مۆمىن ئۆز رەببىگە يېقىن قىلىنىدۇ، ھەتتا الله ئۇنىڭغا ئۆز رەھمىتىنى تونۇتۇپ ئۇنى گۇناھلىرىغا ئىقرار قىلغۇزىدۇ. الله: ”سەن مۇنداق ـ مۇنداق گۇناھلىرىڭنى تونۇمسەن؟“ دەيدۇ. ئۇ كىشى: ئى رەببىم! تونۇيمەن، دەيدۇ. الله: ”مەن سېنىڭ گۇناھلىرىڭنى دۇنيادا ياپقان ئىدىم ۋە بۇ كۈنمۇ سېنىڭ ئۇ گۇناھلىرىڭنى مەغپىرەت قىلىمەن“ دەيدۇ. نەتىجىدە ئۇنىڭغا ياخشىلىقلىرى يېزىلغان دەپتىرى بېرىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

434/23 ـ وعن ابنِ مسعودٍ رضي اللّه عنه أَنَّ رَجُلاً أَصَابَ مِنَ امْرَأَةٍ قُبْلَة، فَأَتَى النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فأخبره، فأنزل اللَّهُ تعالى: ﴿وَأَقِمِ الصَّلاَةَ طَرَفَي النَّهَارِ وَزُلَفاً مِنَ اللَّيْلِ إِنَّ الحَسَنَاتِ يُذْهِبْنَ السَّيِّئَاتِ﴾ فقال الرجل: أَلي هذا يا رسولَ اللّه؟ قال: «لِجَميعِ أُمَّتِي كُلِهِمْ» متفقٌ عليه.

[1] ھەر بىر ئىنساننىڭ دوزاختىمۇ ۋە جەننەتتىمۇ بىردىن ئورنى بولىدۇ. ئۇ ئىنسان مۇسۇلمان بولۇپ جەننەتكە كىرگەندىن كېيىن ئۇنىڭ دوزاختىكى ئورنىنى كاپىر ئىنسان ئالىدۇ.

**434/23** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى بىر ئايالنى سۆيۈۋالغان ئىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ ئۇ ئىشنى خەۋەر قىلدى. ئاندىن الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ﴿سەن ئەتىگەن ـ كەچلەردە ۋە كېچىنىڭ ئاز بىر قىسمىدا الله ئۈچۈن ناماز ئوقۇغىن، ھەقىقەتەن ياخشى ئەمەللەر يامان ئەمەللەرنىڭ گۇناھلىرىنى كەتكۈزىۋېتىدۇ﴾[1] دېگەن ئايەتنى نازىل قىلدى. ئۇ كىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بۇ ئايەت ماڭىلا خاسمۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۈممىتىمنىڭ ھەممىسىگە ئورتاقتۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

435/24 ـ وعن أنسٍ، رضي اللَّه عنه، قال: جَاءَ رَجُلٌ إِلى النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: يا رسولَ اللَّهِ أَصَبْتُ حداًّ، فَأَقِمْهُ عَلَيَّ، وَحَضرَتِ الصَّلاةُ فَصَلَّى مَعَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَلَمَّا قَضَى الصَّلاة قال: يا رسول اللَّهِ إِنِّي أَصَبْتُ حداًّ، فأَقِمْ فِيَّ كِتَابَ اللَّهِ، قال: «هَلْ حَضَرْتَ مَعَنَا الصَّلاَةَ؟» قال: نَعم: قال «قد غُفِرَ لَكَ» متفقٌ عليه.

وقوله: «أَصَبْتُ حَدًّا» معناه: مَعْصِيَةً تُوجِبُ التَّعْزِير، وَليس المُرَادُ الحَدَّ الشَّرْعِيَّ الْحقيقيَّ كَحَدِّ الزِّنَا والخمر وَغَيْرِهِمَا، فَإِنَّ هَذِهِ الحُدودَ لا تَسْقُطُ بِالصلاةِ، ولا يجوزُ للإمام تَرْكُهَا.

**435/24** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بىر كىشى كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن جازاغا لايىق بولۇپ قالدىم، ماڭا ئۇنى ئىجرا قىلغۇەتسىلە دېدى. بۇ چاغدا ناماز ۋاقتى كىرىپ قالدى. ئۇ كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ناماز ئوقۇدى. نامازنى ئوقۇپ بولغان چاغدا ئۇ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن جازاغا لايىق بولۇپ قالدىم، ماڭا الله نىڭ كىتابىدىكى ھۆكۈمنى ئىجرا قىلسىلا دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن بىز بىلەن نامازغا قاتناشتىڭمۇ؟» دېدى. ئۇ: ھەئە، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن مەغپىرەت قىلىندىڭ»[2] دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

436/25 ـ وعنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ اللَّه لَيَرضي عن الْعَبْدِ أَنْ يَأْكُلَ الأَكلَةَ، فَيَحْمَدُهُ عليها، أَوْ يَشْرَبَ الشَّرْبَةَ، فَيَحْمدُهُ عَليها» رواه مسلم.

"الأَكْلَةُ" بفتح الهمزة وهي المَرَّةُ الواحدةُ مِنَ الأكلِ كَالْغَدْوةِ والْعَشْوَةِ، واللَّه أعلم.

**436/25** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەقىقەتەن الله بىمەكلىكلەرنى يەپ ئۇنىڭغا ھەمدى ئېيتقان ۋە ئىچىملىكلەرنى ئىچىپ ئۇنىڭغا ھەمدى ئېيتقان بەندىسىدىن رازى بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

---

[1] سۈرە ھۇد 114 ـ ئايەت.

[2] بۇ ھەدىستە سۆزلەنگەن بۇ كىشىنىڭ ئۆتكۈزگەن گۇناھى شەرىئەتتە مۇئەييەن جازا بەلگىلەنمىگەن كىچىك گۇناھ، ھەرگىزمۇ چالما كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرىدىغان زىنا، قىساس ئېلىنىدىغان قاتىللىق، قولى كېسىلىدىغان ئوغۇرلۇق ئەمەس، ناۋادا مۇشۇ گۇناھلارنىڭ بىرى بولسا ئىدى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چوقوم جازا ئىجرا قىلغان بولاتتى.

437/26 ـ وعن أبي موسى، رضي اللَّه عنه، عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قال: «إنَّ اللَّه تعالى، يَبْسُطُ يَدَهُ باللَّيلِ لَيَتُوبَ مُسيءُ النَّهَارِ، وَيَبْسُطُ يَدهُ بِالنَّهارِ لِيَتُوبَ مُسيءُ اللَّيلِ حتى تَطْلُعَ الشمسُ مِنْ مَغْرِبَها» رواه مسلم.

**437/26** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەقىقەتەن اللہ تائالا كۈندۈزدە گۇناھ قىلغۇچىغا تەۋبە قىلىۋېلىشى ئۈچۈن كېچىدە رەھمەت قولىنى يايىدۇ ۋە كېچىدە گۇناھ قىلغۇچىنىڭ تەۋبە قىلىۋېلىشى ئۈچۈن كۈندۈزى رەھمەت قولىنى يايىدۇ. اللہ بەندىلىرىنىڭ تەۋبىسىنى ھەتتاكى قۇياش غەربتىن چىققۇچە كېچە ـ كۈندۈز دېمەستىن قوبۇل قىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

438/21 ـ وعن أبي نجيحٍ عَمرو بن عَبَسَةَ بفتح العين والباءِ السُّلَميِّ، رضي اللَّه عنه قال: كنتُ وَأَنَا في الجَاهِلِيَّةِ أَظُنُّ أَنَّ النَّاسَ عَلَى ضَلالَةٍ، وَأَنَّهُمْ لَيْسُوا على شيءٍ، وَهُمْ يَعْبُدُونَ الأَوْثَانَ، فَسَمِعْتُ بِرَجُلٍ بِمكَّةَ يُخْبِرُ أَخْبَاراً، فَقَعَدْتُ عَلى رَاحِلَتي، فَقَدِمْتُ عَلَيْهِ، فَإِذَا رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم مُسْتَخْفِياً جُرَءَاءُ عليهِ قَوْمُهُ، فَتَلَطَّفْتُ حَتَّى دَخلْتُ عَلَيهِ بِمكَّة، فَقُلْتُ له: ما أَنتَ؟ قال: «أنا نَبي» قلتُ: وما نبي؟ قال: «أَرْسَلَني اللَّه» قلت: وبِأَيِّ شَيْءٍ أَرْسلَكَ؟ قال: «أَرْسَلني بِصِلَةِ الأَرْحامِ، وكسرِ الأَوْثان، وَأَنْ يُوَحَّدَ اللَّه لايُشْرَكُ بِهِ شَيْءٌ" قلت: فَمنْ مَعَكَ عَلى هَذا؟ قال: «حُر وَعَبْدٌ» ومعهُ يوْمَئِذٍ أَبو بكر وبلالٌ رضي اللَّه عنهما. قلت: إنِّي مُتَّبِعُكَ، قال «إِنَّكَ لَنْ تَستطِيعَ ذلكَ يَوْمَكَ هَذا. أَلا تَرى حَالي وحالَ النَّاسِ؟ وَلَكِنِ ارْجِعْ إِلى أَهْلِكَ فَإِذا سمعْتَ بي قد ظَهَرْتُ فَأْتِني» قال فَذهبْتُ إِلى أَهْلي، وَقدِمَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم المَدِينَةَ. وكنتُ في أَهْلي. فَجَعَلْتُ أَتَخَبَّرُ الأَخْبَارَ، وَأَسْأَلُ النَّاسَ حِينَ قَدِمَ المدينة حَتَّى قَدِمَ نَفرٌ مِنْ أَهْلِي المدينةَ، فقلتُ: ما فَعَلَ هذا الرَّجُلُ الذي قدِمَ المدينةَ؟ فقالوا: النَّاسُ إِليهِ سِراعٌ وَقَدْ أَرَادَ قَوْمُه قَتْلَهُ، فَلَمْ يَسْتَطيعُوا ذلِكَ، فَقَدِمتُ المدينَةَ فَدَخَلْتُ عليهِ، فقلتُ: يا رسولَ اللَّه أَتَعرِفُني؟ قال: «نَعم أَنتَ الَّذي لَقيتَني بمكة» قال: فقلتُ: يا رسول اللَّه أَخْبِرني عمَّا عَلَّمكَ اللَّه وَأَجْهَلُهُ، أَخبِرنْي عَنِ الصَّلاَةِ؟ قال: «صَلِّ صَلاَةَ الصُّبحِ، ثُمَّ اقْصُرْ عَنِ الصَّلاةِ حَتَّى تَرتفِعَ الشَّمْسُ قِيدَ رُمْحٍ، فَإِنَّهَا تَطْلُعُ حين تطلع بَيْنَ قَرْنَي شَيْطَانٍ، وَحِينئِذٍ يَسْجُدُ لَهَا الكفَّارُ، ثُمَّ صَل، فَإِنَّ الصَّلاَةَ مشهودة محضورة. حتى يستقِلَّ الظِّلُّ بالرُّمحِ، ثُمَّ اقْصُر عن الصَّلاةِ، فإنه حينئذٍ تُسجَرُ جَهَنَّمُ، فإذا أَقبلَ الفَيء فصَلِّ، فإِنَّ الصَّلاةَ مَشهودةٌ محضورة حتى تُصَلِّيَ العصرَ ثم اقْصُر عن الصلاةِ حتى تَغْرُبَ الشمسُ، فإنها تُغرُبُ بين قَرنيْ شيطانٍ، وحينئذٍ يَسْجُدُ لها الكُفَّارُ».

قال: فقلت: يا نَبيَّ اللَّه، فالوضوءُ حدّثني عنه؟ فقال: «ما منْكُمْ رجُل يُقَرِّبُ وَضُوءَهُ، فَيَتَمَضْمَضُ ويستنْشِقُ فَيَنْتَثِرُ، إِلاَّ خَرَّتْ خطايَا وجهِهِ وفيهِ وخياشِيمِهِ. ثم إذا غَسَلَ وجهَهُ كما أَمَرَهُ اللَّه إلاَّ خرّت خطايا وجهِهِ مِنْ أَطرافِ لِحْيَتِهِ مع الماءِ. ثم يغسِل يديهِ إلى المِرفقَيْنِ إلاَّ خرّت خطايا يديه من أَنامِلِهِ مع الماءِ، ثم يَمْسحُ رَأْسَهُ، إلاَّ خَرَّتْ خَطَايَا رَأْسِهِ من أطرافِ شَعْرِهِ مع الماءِ، ثم يَغْسِلُ قَدَمَيهِ إِلى الكَعْبَيْنِ، إلاَّ خَرت

خطايا رِجْلَيه من أَنَامِلِهِ مَع الماءِ، فإن هو قامَ فصلَّى، فحمِدِ اللَّه تعالى، وأَثْنَى عليهِ وَمجَّدَهُ بالذي هو له أَهل،وَفَرَّغَ قلبه للَّه تعالى. إلا انصَرَفَ من خطيئَتِهِ كَهَيْئَتِهِ يومَ وَلَدَتْهُ أُمُّهُ».

فحدَّثَ عَمرو بنُ عَبسةَ بهذا الحديثَ أَبَا أُمَامَة صاحِبِ رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال له أبو أمامة: يا عَمْروُ بن عَبَسَةَ، انظر ما تقولُ. في مقامٍ واحِدٍ يُعطى هذا الرَّجُلُ؟ فقال عَمْرو: يا أَبَا أُمامةَ. لقد كِبرَتْ سِنِّي، ورَقَّ عَظمِي، وَاقْتَرَبَ أَجَلي، وما بي حَاجة أَنْ أَكذِبَ على اللَّهِ تعالى، ولا على رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لو لم أَسْمَعْهُ من رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إلاَّ مَرَّةً أَوْ مَرْتَيْن أو ثلاثاً، حَتَّى عَدَّ سبعَ مَراتٍ، ما حَدَّثتُ أَبداً بِهِ، ولكنِّي سمِعتُهُ أَكثَرَ من ذلك رواه مسلم.

قوله: «جُرَءَاءُ عليهِ قومُهُ»: هو بجيمٍ مضمومة وبالمد على وزنِ عُلماء، أي: جاسِرُونَ مُستَطِيلونَ غيرُ هائِبينَ. هذه الرواية المشهورةُ، ورواه الحُمَيْدِي وغيرهُ: «حِراء» بكسر الحاءِ المهملة. وقال: معناه غِضَابُ ذُوُو غَمٍّ وهمٍّ، قد عيلَ صبرُهُمْ بهِ، حتى أَثَّرَ في أجسامِهم، من قولِهم: حَرَىَ جِسمُهُ يَحْرَى، إذَا نقصَ مِنْ أَلمٍ أَوْ غم ونحوه، والصَّحيحُ أَنَهُ بالجيمِ.

وقوله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «بين قَرنَي شيطانٍ» أَيْ: ناحيتي رأسِهِ. والمرادُ التَّمثِيلُ. معناهُ: أنه حينئذٍ يَتَحرَّكُ الشَّيطانُ وشيعتهُ. وَيَتَسَلَّطُونَ.

وقوله: «يُقَرِّبُ وَضُوءَه» معناه: يُحْضِرُ الماءَ الذي يَتَوَضَّأُ به. وقوله: «إلاَّ خَرّتْ خَطاياهُ» هو بالخاءِ المعجمة: أيْ سقطَت. ورواه بعضُهُم. «جرتْ» بالجيم. والصحيح بالخاءِ، وهو رواية الجُمهور.

وقوله: «فَيَنْتَثِرُ» أَيْ: يَستَخرجُ ما في أَنفه مِنْ أَذَى، والنَّثرَةُ: طرَفُ الأَنفِ.

**438/27** ـ ئەبۇنەجىھ ئەمر ئىبنى ئەبەسە سۇلەمىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن ئۆزەم تېخى جاھىلىيەت ئىچىدە تۇرۇقلۇق باشقا كىشىلەرنى ئۇلار ئازغۇنلۇقتا، ھېچقانداق ھەقىقەتنى چۈشەنمەيدۇ، دەپ ئويلايتتىم. چۈنكى ئۇلار بۇتلارغا ئىبادەت قىلاتتى. شۇ چاغدا مەن مەككىدە ئاجايىپ خەۋەرلەرنى سۆزلەيدىغان بىر ئادەم چىقىپتۇ، دەپ ئاڭلاپ ئۇلىغىمغا مىنىپ ئۇنىڭ يېنىغا كەلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ۋاقىتتا مەخپىي دەۋەت قىلىش ھالىتىدە ئىكەن، قەۋمى ئۇنىڭغا قاتتىقلىق قىلىدىكەن. مەن ناھايىتى ئېھتىياتچانلىق بىلەن ئۇنىڭ قېشىغا كىرىپ ئۇنىڭغا: سەن كىم؟ دېدىم. ئۇ: «مەن پەيغەمبەر» دېدى. مەن: پەيغەمبەر دېگەن نېمە؟ دېدىم. ئۇ: «الله مېنى ئەۋەتتى» دېدى. مەن: سېنى نېمىگە ئەۋەتتى؟ دېدىم. ئۇ: «مېنى سىلە ـ رەھىم قىلىشقا ۋە بۇتلارنى چېقىشقا ۋە الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي الله نى بىر بىلىشكە ئەۋەتتى» دېدى. مەن: بۇ ئىشتا كىملەر سەن بىلەن بىللە ؟ دېدىم. ئۇ: «بىر ھۆر ئادەم ۋە بىر قۇل بار» دېدى. ئۇ كۈنى ئۇنىڭ بىلەن ئەبۇبەكرى ۋە بىلال بار ئىدى. الله ئۇ ئىككىسىدىن رازى بولسۇن! مەن: مەن ساڭا ئەگىشىمەن، دېدىم. ئۇ: «سەن مۇشۇ كۈنلەردە بۇ ئىشقا قادىر بولالمايسەن، مېنىڭ ھالىمنى ۋە كىشىلەرنىڭ ھالىنى كۆرمىدىڭمۇ؟ ھازىرچە سەن ئائىلەڭگە قايتىپ تۇرغىن، سەن مېنىڭ ئاشكارا ئوتتۇرىغا چىققانلىقىمنى ئاڭلىغاندا كەلگىن» دېدى. مەن ئائىلەمگە قايتىپ كەتتىم، كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە كەپتۇ. مەن بولسام ئائىلەمدە ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە كەلگەن چاغدا مەن كىشىلەردىن پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەھۋالىنى سوراپ تۇردۇم. كېيىن مەدىنىە ئەھلىدىن بىر قانچىسى كەلدى. مەن ئۇلاردىن: مەدىنىگە كەلگەن بۇ كىشى نېمە قىلىۋاتىدۇ؟ دەپ سورىدىم. ئۇلار: كىشىلەر ئۇنىڭ قېشىغا دىنغا كىرگىلى ئالدىراش كىرگىلى تۇردى، قەۋمى ئۇنى ئۆلتۈرۈشنى نىيەت قىلغان بولسىمۇ، ئۇنى ئۆلتۈرەلمىدى، دېيىشتى. مەن مەدىنىگە كېلىپ ئۇنىڭ قېشىغا كىرىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنى تونۇدىڭمۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شۇنداق، سەن ماڭا مەككىدە ئۇچراشقان» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا مەن بىلمەيدىغان الله ساڭا بىلدۈرگەن نەرسىلەردىن بايان قىلىپ بەرگىن ۋە نامازدىن بايان قىلىپ بەرگىن، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «نامازى بامداتنى ئوقۇغىن، ئاندىن شۇ نامازدىن كېيىن ھەتتا كۈن نەيزە مىقدارى كۆتۈرۈلگىچە ناماز ئوقۇشنى توختاتقىن، كۈن شەيتاننىڭ ئىككى مۈڭگۈزى ئارىسىدىن چىقىدۇ. بۇ ۋاقىتتا كاپىرلار كۈنگە سەجدە قىلىدۇ. ئاندىن چاشكا نامىزى ئوقۇغىن. ناماز ھەقىقەتەن گۇۋاھ بولغۇچىدۇر ۋە ھازىر بولغۇچىدۇر. (نامازغا رەھمەت پەرىشتىلىرى ھازىر بولىدۇ) كۈننىڭ سايىسى قىسقىراپ نەيزىنىڭ بويىغا ئوخشاش بولغان (كۈن تىكلەشكەن) ۋاقىتتا ناماز ئوقۇشنى توختاتقىن، بۇ ۋاقىتتا دوزاخ قىزىتىلىدۇ. سايە قىلغاندىن كېيىن (كۈن تىكلىشىپ بولۇپ قايرىلغاندىن كېيىن) ناماز ئوقۇغىن، ھەقىقەتەن ناماز گۇۋاھ بولغۇچىدۇر ۋە ھازىر بولغۇچىدۇر، ئەسىر نامىزىنى ئوقۇپ بولۇپ ھەتتا كۈن ئولتۇرغىچىلىك ناماز ئوقۇمىغىن. چۈنكى، كۈن شەيتاننىڭ ئىككى مۈڭگۈزى ئارىسىدا ئولتۇرىدۇ، بۇ ۋاقىتتا كاپىرلار كۈنگە سەجدە قىلىدۇ» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا تاھارەتتىن سۆزلەپ بەرگىن، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەردىن بىرەر كىشى تاھارەتكە سۇيىنى ئەكىلىپ ئاغزىغا، بۇرنىغا سۇ ئېلىپ چايقىسا ئۇنىڭ يۈزىدىكى ۋە ئاغزىدىكى ۋە بۇرنىدىكى خاتالىقلار چۈشۈپ كېتىدۇ، ئاندىن الله بۇيرۇغاندەك يۈزىنى يۇسا يۈزىنىڭ خاتالىقلىرى سۇ بىلەن ساقاللىرىنىڭ ئەتراپىدىن چىقىپ كېتىدۇ، ئاندىن قولىنى جەينىكى بىلەن يۇسا ئۇنىڭ قولىنىڭ خاتالىقلىرى سۇ بىلەن ئۇنىڭ بارماقلىرىدىن چىقىپ كېتىدۇ، ئاندىن ئۇ بېشىغا مەسھە قىلسا ئۇنىڭ بېشىنىڭ خاتالىقلىرى چاچلىرىنىڭ ئەتراپىدىن چىقىپ كېتىدۇ، ئاندىن ئۇ ئىككى پۇتىنى ھوشۇقىغىچە يۇسا ئۇنىڭ پۇتىنىڭ خاتالىقلىرى پۇتىنىڭ بارماقلىرىدىن چىقىپ كېتىدۇ. ئەگەر ئۇ ناماز ئوقۇسا، الله تائالاغا ھەمدۇسانا ئېيتسا الله نى لايىق رەۋىشتە ئۇلۇغلىسا ۋە قەلبىنى الله غا تاپشۇرسا ئۇ ئۆز خاتالىقلىرىدىن گوياكى ئانىسىدىن يېڭى تۇغۇلغان كۈندىكىدەك پاكلىنىدۇ» دېدى. كېيىن ئەمر ئىبنى ئەبەسە بۇ ھەدىسنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىسى ئەبۇئۇمامىگە سۆزلەپ بەرگەندە، ئەبۇئۇمامە: ئى ئەمر ئىبنى ئەبەسە! نېمە دەۋاتقانلىقىڭغا قارىغىن؟ تاھارەت ئالغان كىشىگە شۇنچىلىك ساۋاپ بېرىلەمدىكەن؟ دېۋىدى. ئەمر: ئى ئەبۇئۇمامە! مەن قېرىپ قالدىم ئەجىلىممۇ يېقىنلاپ قالدى، مۇشۇ ھالىتىمدە الله ۋە الله نىڭ رەسۇلىغا يالغان ئېيتىشقا نېمە ھەددىم، مەن بۇ ھەدىسنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بىر ـ ئىككى، ئۈچ قېتىم ھەتتا يەتتە قېتىمغىچە ساناپ شۇنچە كۆپ ئاڭلىمىغان بولسام بۇ ھەدىسنى مەڭگۈ سۆزلەپ بەرمىگەن بولاتتىم، لېكىن بۇ ھەدىسنى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ ئاڭلىغان مەن دېدى. [مۇسلىمدىن]

439/28 ـ وعن أبي موسى الأشعري رضي اللّه عنه، عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِذا أَرادَ اللَّه تعالى، رحمةَ أُمَّةٍ، قَبضَ نبيَّهَا قَبلَها، فجعلَهُ لها فَرَطاً وسلَفاً بين يَدَيها، وإذا أرادُ هَلَكَةَ أُمَّةٍ، عذَّبها ونبيُّهَا حَيٌّ، فَأَهْلَكَهَا وهوَ حَيٌّ ينظُرُ، فَأَقَرَّ عينَهُ بِهلاكِها حين كذَّبوهُ وعصَوا أَمْرَهُ» رواه مسلم.

**439/28** ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر اللە بىرەر ئۇممەتكە رەھمەت قىلماقچى بولسا، ئۇ ئۇممەت ئۇچۇن ئالدىن سورۇن ھازىرلاپ ئىچملىك تەييارلاپ ئۇممەتنى كۈتۈپ تۇرغۇچى سۈپىتىدە ئۇممەتتىن ئىلگىرى پەيغەمبىرىنى ئېلىپ كېتىدۇ. ئەگەر ئۇممەتنى ھالاك قىلىشنى ئىرادە قىلسا ئۇلارنىڭ پەيغەمبىرى ھايات تۇرۇقلۇق ئۇلارنى ئازابلاپ، ئۇلارنى ھالاك قىلىدۇ، ئۇلار پەيغەمبەرگە تېنىپ ئۇنىڭ بۇيرۇقىغا ئاسىيلىق قىلغان چاغدا ئۇ قەۋمنى ھالاك قىلىش ئارقىلىق پەيغەمبەرنى خاتىرجەم قىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

## 52 ـ باب

## ئۈمىد قىلىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: إخباراً عن العبد الصالح: ﴿وَأُفَوِّضُ أَمْرِي إِلَى اللَّهِ إِنَّ اللَّهَ بَصِيرٌ بِالْعِبَادِ فَوَقَاهُ اللَّهُ سَيِّئَاتِ مَا مَكَرُوا﴾ اللە تائالا بەندىسى سالىھ ئەلەيھىسسالامدىن خەۋەر بېرىپ ﴿مەن ئىشىمنى اللە غا تاپشۇرىمەن، اللە ھەقىقەتەن بەندىلىرىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر. اللە ئۇنى پىر ئەۋىن جامائەسىنىڭ سۈيىقەستىدىن ساقلىدى﴾[1].

440/1 ـ وعن أبي هريرة، رضيَ اللّه عنه، عن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنَّهُ قال: «قالَ اللَّه، عَزَّ وَجلَّ، أَنَا عِنْدَ ظَنِّ عَبْدِي بِي، وأَنَا مَعَهُ حَيْثُ يَذْكُرُنِي، وَاللَّهِ لَلَّهُ أَفْرَحُ بتَوْبَةِ عَبْدِهِ مِنْ أَحَدِكُمْ يجِدُ ضالَّتَهُ بالْفَلاةِ، وَمَنْ تَقَرَّبَ إِلَيَّ شِبْراً، تَقرَّبْتُ إِلَيْهُ ذِرَاعاً، وَمَنْ تَقرّبَ إِلَيَّ ذِراعاً، تقَرَّبْتُ إليه بَاعاً، وإِذَا أَقْبَلَ إِلَيَّ يمْشي، أَقبلتُ إِلَيه أُهَرْوِلُ» متفقٌ عليه، وهذا لفظ إِحدى رِوايات مسلم. وتقدم شرحه في الباب قبله.

وروي في الصحيحين: «وأنا معه حين يذكرني» بالنون، وفي هذه الرواية «حيث» بالثاء وكلاهما صحيح.

**440/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەدىس قۇدسىدا: «اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: "مەن بەندەمنىڭ ماڭا بولغان گۇمانىغا قارىتا يول تۇتىمەن، ئۇ مېنى ئەسلىگەن چاغدا مەن ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولىمەن" اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، اللە ئۆز بەندىسىنىڭ تەۋبىسىدىن سىلەرنىڭ بىرىڭلار چۆل ـ باياۋاندا بىر نەرسىنى يۈتتۈرۈپ قويۇپ تېپىۋالغان ئادەمنىڭ خۇشاللىقىدىنمۇ بەكرەك خۇشال بولغۇچىدۇر. اللە يەنە مۇنداق دەيدۇ: "كىمكى ماڭا بىر غېرىچ يېقىنلاشسا مەن ئۇنىڭغا بىر گەز يېقىنلىشىمەن، كىم ماڭا بىر گەز يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر غۇلاچ يېقىنلىشىمەن، كىمكى مەن تەرەپكە مېڭىپ كەلسە مەن ئۇنىڭ ئالدىغا يۈگۈرۈپ بارىمەن"». بىرىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**441/2** ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن ئۈچ كۈن بۇرۇن مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان:

[1] سۈرە غافىر 44 ـــ 45 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

«سىلەرنىڭ قايسى بىرىڭلارغا ئۆلۈم ھازىر بولسا الله تائالادىن ياخشى ئۈمىد قىلسۇن». [مۇسلىمدىن]

442/3 ـ وعن أنس، رضي اللَّه عنه قال: سمعتُ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «قال اللَّه تعالى: يَا ابْنَ آدَمَ إِنَّكَ مَا دَعوْتَني وَرَجوْتَني غَفَرْتُ لَكَ عَلى ما كَانَ مِنكَ ولا أُبَالِي، يا ابن آدمَ، لَوْ بَلَغَتْ ذُنُوبُكَ عَنَانَ السماءِ، ثم اسْتَغْفَرْتَني غفَرتُ لَكَ ولا أُبَالِي، يَا ابْنَ آدَم، إِنَّكَ لَو أَتَيْتَني بِقُرابِ الأَرْضِ خطايا، ثُمَّ لَقِيْتَني لا تُشْرِكُ بِي شَيْئاً، لأَتَيْتُكَ بِقُرَابِهَا مَغْفِرَةً" رواه الترمذي. وقال: حديث حسن.

«عَنَانُ السماءِ» بفتح العين، قيل: هو مَا عن لَكَ منها، أي: ظَهَرَ إذَا رَفَعْتَ رَأْسَكَ، وقيلَ: هو السَّحَابُ. و «قُرابُ الأرض» بضم القاف، وقيلَ بكسرِها، والضم أصح وأشهر، وهو: ما يقارِبُ مِلأَهَا، واللَّه أعلم.

442/3 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىس قۇدسىدا مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «الله تائالا ئېيتىدۇكى، ”ئى ئادەم بالىسى! سەن قاچانكى ماڭا دۇئا قىلساڭ ۋە مەندىن ئۈمىد كۈتسەڭ، سېنىڭ قانداق گۇناھ قىلغان بولۇشىڭغا قارىماي، سېنى مەغپىرەت قىلىمەن. ئى ئادەم بالىسى! سېنىڭ گۇناھلىرىڭ ئاسمانغا تاقاشقىدەك بولسىمۇ مەندىن مەغپىرەت تەلەپ قىلساڭ، سېنى مەغپىرەت قىلىمەن. ئى ئادەم بالىسى! ئەگەر سەن زېمىن توشقىچە خاتالىق بىلەن مېنىڭ دەرگاھىمدا ماڭا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي ئۇچراشساڭ، مەن ساڭا زېمىن توشقىچە مەغپىرەت بىلەن كېلىمەن». [تىرمىزىدىن]

## 53 ـ باب

### قورقۇش بىلەن ئۈمىد قىلىشنى بىرلەشتۈرۈش توغرىسىدا

اعلم أن المختار للعبد في حالة صحته أن يكون خائفاً راجياً، ويكون خوفه ورجاؤه سواءً، وفي حال المرض يمحض الرجاء. وقواعد الشرع من نصوص الكتاب والسنة وغير ذلك متظاهرة على ذلك. بەندە ئۇچۈن ياخشى ئىش ساق ـ سالامەت تۇرغان ۋاقىتدا قورققۇچى ھەم ئۈمىد قىلغۇچى بولۇشتۇر. ئۈمىد بىلەن قورقۇشنىڭ باراۋەر بولۇشى ۋە كېسەل ۋاقىتلىرىدا پەقەت ياخشى ئۈمىدنىلا قىلىش لازىمدۇر.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَلا يَأْمَنُ مَكْرَ اللَّهِ إِلاَّ الْقَوْمُ الْخَاسِرُونَ﴾ ﴿پەقەت زىيان تارتقۇچى قەۋملا الله نىڭ مەكرىدىن قورقمايدۇ﴾[1] ﴿إِنَّهُ لا يَيْأَسُ مِنْ رَوْحِ اللَّهِ إِلاَّ الْقَوْمُ الْكَافِرُونَ﴾ ﴿پەقەت كاپىر قەۋملا الله نىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىدسىزلىنىدۇ﴾[2] ﴿يَوْمَ تَبْيَضُّ وُجُوهٌ وَتَسْوَدُّ وُجُوهٌ﴾ ﴿شۇ كۈنده بەزى يۈزلەر قارىيىدۇ، بەزى يۈزلەر ئاقىرىدۇ﴾[3] ﴿إِنَّ رَبَّكَ لَسَرِيعُ الْعِقَابِ وَإِنَّهُ لَغَفُورٌ رَحِيمٌ﴾ ﴿شۈبھىسىزكى، پەرۋەردىگارىڭ (ئاسىيلىق قىلغۇچىلارنى) ئەلۋەتتە تېز جازالىغۇچىدۇر، (تەۋبە قىلغۇچىلارغا) ئەلۋەتتە

[1] سۈرە ئەئراف 99 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە يۈسۈف 87 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئال ئىمران 106 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، مەرھەمەت قىلغۇچىدۇر﴾[1] ﴿إِنَّ الأَبْرَارَ لَفِي نَعِيم) وَإِنَّ الْفُجَّارَ لَفِي جَحِيم﴾ ﴿مۆمىنلەر شەك ـ شۈبھىسىز جەننەتتە بولىدۇ، كاپىرلار شەك ـ شۈبھىسىز دوزاختا بولىدۇ﴾[2] ﴿فَأَمَّا مَنْ ثَقُلَتْ مَوَازِينُهُ فَهُوَ فِي عِيشَةٍ رَاضِيَةٍ وَأَمَّا مَنْ خَفَّتْ مَوَازِينُهُ فَأُمُّهُ هَاوِيَةٌ﴾ ﴿تارازىسى ئېغىر كەلگەن ئادەمگە كەلسەك، ئۇ كۆڭۈللۈك تۇرمۇشتا بولىدۇ، تارازىسى يېنىك كەلگەن ئادەمگە كەلسەك ئۇنىڭ جايى ھاۋىيە بولىدۇ. ھاۋىيەنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى سەن قانداق بىلەلەيسەن؟ ھاۋىيە قىزىق ئوتتۇر﴾[3] والآيات في هذا المعنى كثيرة. فيجتمع الخوف والرجاء في آيتين مقترنتين أو آيات أو آية.

443/1 ـ وعن أبي هريرة رضي اللَّه عنه، أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لَوْ يَعْلَمُ الْمُؤْمِنُ مَا عِنْدَ اللَّهِ مِنَ العُقُوبَةِ. ما طَمِعَ بِجَنَّتِهِ أَحَدٌ، وَلَوْ يَعْلَمُ الكافِرُ مَا عِنَد اللَّهِ مِنَ الرَّحْمَةِ، مَا قَنطَ مِنْ جَنَّتِهِ أَحَدٌ» رواه مسلم.

**443/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر مۆمىن الله نىڭ دەرگاھىدىكى ئازابنى بىلسە ئىدى، الله نىڭ جەننىتىنى ھېچ بىر كىشى تەمە قىلالمايتتى، ئەگەر كاپىر الله نىڭ دەرگاھىدىكى رەھمىتىنى بىلسە ئىدى، ھېچ بىر كىشى اللە نىڭ جەننىتىدىن ئۈمىد ئۈزمىگەن بولاتتى». الله نىڭ رەھمىتى ۋە ئازابى شۇ قەدەر چوڭدۇركى، رەھمەتكە قارالسا ئۇنىڭ كەينىدىكى ئازاب كۆرۈنمەيدۇ. ئازابقا قارىغاندا رەھمەتنى ئۈمىد قىلىشتىن ئۈمىدلۈپ قالىدۇ. يىغىپ ئېيتقاندا بەندىلەرنىڭ نىيىتىگە يارىشا كىمنىڭ بەختلىك ۋە كىمنىڭ بەختسىز ئىكەنلىكىنى، كىمنى قايسى ئورۇنغا قويۇشنى الله ئۆزى بەلگىلەيدۇ. [مۇسلىمدىن]

444/2 ـ وعن أبي سَعيد الخدرِيِّ، رضي اللَّه عَنه، أَنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذا وُضِعتِ الجَنَازَةُ واحْتَمَلَهَا النَّاسُ أَو الرِّجالُ عَلى أَعْنَاقِهِم، فَإِنْ كانَتْ صالِحَةً قالَتْ: قَدِّمُونِي قَدِّمُونِي، وَإِنْ كانَتْ غَير صالحةٍ، قالَتْ: يا ويْلَهَا، أَيْنَ تَذْهَبُونَ بَها؟ يَسْمَعُ صَوتَها كُلُّ شيءٍ إِلاَّ الإِنْسَانُ، وَلَوْ سَمِعَهُ لَصَعِقَ» رواه البخاري.

**444/2** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قاچان بىر جىنازا تاۋۇتقا قويۇلۇپ كىشىلەر ئۇنى مۈرىلىرىگە ئېلىپ كۆتۈرسە ئۆلگۈچى ئەگەر ياخشى ئادەم بولسا ئۇ: مېنى تېز ئېلىپ مېڭىڭلار، مېنى تېز ئېلىپ مېڭىڭلار! دەيدۇ. ئەگەر ئۆلگۈچى شەقى ئادەم بولسا ئۇ: ھالىمغا ۋاي، مېنى قەيەرگە ئېلىپ بارىسىلەر؟ دەيدۇ. ئۇنىڭ ئاۋازىنى ئىنساندىن باشقا ھەممە نەرسىلەر ئاڭلايدۇ، ئەگەر ئۇنى ئىنسانلار ئاڭلايدىغان بولسا، ئۇلار قورققىنىدىن جېنىدىن جۇدا بولاتتى». [بۇخارىدىن]

445/3 ـ وعن ابن مسعودٍ، رضي اللَّه عنه، قالَ: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الجَنَّةُ أَقْرَبُ إِلى أَحَدِكُمْ مِنْ شِرَاكِ نَعْلِهِ وَالنَّارُ مِثْلُ ذلك» رواه البخاري.

---

[1] سۈرە ئەئراف 167 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئىنفىتار 13 ـــ 14 ـ ئايەتلەر.
[3] سۈرە قارىئە 6 ـــ 11 ـ ئايەتكىچە.

**445/3** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەت سىلەرنىڭ بىرىڭلارغا ئايىقىنىڭ شوينىسىدىنمۇ يېقىندۇر ۋە دوزاخمۇ شۇنىڭغا ئوخشاشتۇر». [بۇخارىدىن]

## 54 ـ باب

### الله تائالادىن ئۇنىڭغا ئىشتىياق باغلاپ يىغلاشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَيَخِرُّونَ لِلأَذْقَانِ يَبْكُونَ وَيَزِيدُهُمْ خُشُوعاً﴾ ﴿ئۇلار يىغلىغان ھالدا سەجدە قىلىشقا يىقىلىدۇ، (قۇرئاننى ئاڭلاش بىلەن ئۇلار الله غا) تېخىمۇ تەزەررۇ قىلىدۇ﴾[1] ﴿أَفَمِنْ هَذَا الْحَدِيثِ تَعْجَبُونَ وَتَضْحَكُونَ وَلا تَبْكُونَ﴾ ﴿(ئى مۇشرىكلەر جامائەسى!) مەسخىرە قىلىپ بۇ قۇرئاندىن ئەجەپلىنەمسىلەر؟ (ئۇنى ئاڭلىغان چاغدا) كۈلەمسىلەر؟ يىغلىمامسىلەر؟﴾[2].

**446/1** ـ وعَن أبي مَسعودٍ، رضي اللَّه عنه. قالَ: قال لي النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اقْرَأْ علَّي القُرآنَ» قلتُ: يا رسُولَ اللَّه، أَقْرَأُ عَلَيْكَ، وَعَلَيْكَ أُنْزِلَ؟، قالَ: «إِني أُحِبُّ أَنْ أَسْمَعَهُ مِنْ غَيْرِي» فقرَأْتُ عليه سورَةَ النِّساء، حتى جِئْتُ إلى هذِهِ الآية: ﴿فكَيْفَ إِذا جِئْنا مِنْ كُلِّ أُمَّة بِشَهيد وجِئْنا بِكَ عَلى هَؤلاءِ شَهِيداً﴾ قال: «حَسْبُكَ الآنَ» فَالْتَفَتُّ إِليْهِ. فَإِذَا عِيْناهُ تَذْرِفانِ. متفقٌ عليه.

**446\1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ماڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قۇرئاننى ئوقۇپ بەرگىن» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سىلىگە ئوقۇپ بېرەمدىم ۋە ھالەنكى قۇرئان سىلىگە نازىل قىلىنغان تۇرسا، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن قۇرئاننى ئۆزەمدىن باشقا ئادەمدىن ئاڭلاشنى ياخشى كۆرىمەن» دېدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سۈرە نىسانى ئوقۇپ ﴿بىز ھەر بىر ئۈممەتكە بىر گۇۋاھچىنى كەلتۈرگەن ۋە (ئى مۇھەممەد!) سېنى بۇلارغا (ئۈممىتىڭ ئىچىدىكى ئىمانسىزلارغا ۋە گۇناھكارلارغا) گۇۋاھچى قىلىپ كەلتۈرگەن چېغىمىزدا ئۇلارنىڭ ھالى قانداق بولىدۇ؟﴾[3] دېگەن ئايەتكە كەلگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەمدى توختا» دېدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قارىسام ئۇنىڭ كۆزلىرىدىن ياش تۆكۈلۈۋېتىپتۇ. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**447/2** ـ وعن أنس، رضي اللَّه عنه، قالَ: خَطَبَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم خُطْبَةً مَا سَمِعْتُ مِثْلَهَا قَطُّ، فقالَ: «لَوْ تعْلمُونَ ما أَعْلَمُ لَضَحِكْتُمْ قَلِيلاً وَلَبَكَيْتُمْ كثيراً» قال: فَغَطَّى أَصْحَابُ رَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. وُجُوهَهُمْ. ولهمْ خَنِينٌ. متفقٌ عليه. وَسَبَقَ بيَانُهُ في بابِ الخَوفِ.

**447/2** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر خۇتبە سۆزلىدى، مەن ئۇ خۇتبىنىڭ ئوخشىشىنى پەقەت ئاڭلاپ باقمىغان ئىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

---

[1] سۈرە ئىسرا 109 ـ ئايەت.
[2] سۈرە نەجم 59 ـــ 60 ـ ئايەتلەر.
[3] سۈرە نىسا 41 ـ ئايەت.

«ئەگەر مەن بىلگەننى سىلەر بىلگەن بولساڭلار ئەلۋەتتە ئاز كۈلەتتىڭلار ۋە كۆپ يىغلايتتىڭلار» دېدى، ساھابىلار يۈزلىرىنى ئېتىۋالدى ـ دە، قاتتىق يىغلاپ كەتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

448/3 ـ وعن أبي هريرة، رضي اللّه عنه، قال: قالَ رَسُولُ اللّهِ صَلّى اللّهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لاَيَلِجُ النَّارَ رَجُلٌ بَكَى مِنْ خَشْيَةِ اللّه حَتَّى يَعُودَ اللَّبَنُ في الضَّرْعِ وَلا يَجْتَمِعُ غُبَارٌ في سَبِيلِ اللّه ودُخانُ جَهَنَّمَ» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

448/3 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله دىن قورقۇپ يىغلىغان ئادەم خۇددى سېغىلىپ بولۇنغان سۈت يېلىنغا قايتىپ كىرمىگەندەك دوزاخقا ھەرگىز كىرمەيدۇ. الله يولىدا توزىغان چاڭ ـ توزاڭ بىلەن دوزاخنىڭ ئىس ـ تۈتەكلىرى بىر يەرگە كەلمەيدۇ (يەنى الله يولىدا دىن دۈشمەنلىرى بىلەن ئۇرۇشقان كىشى دوزاخقا كىرمەيدۇ)». [تىرمىزىدىن]

449/4 ـ وعنه قالَ: قالَ رسُولُ اللّه صَلّى اللّهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «سَبْعَةٌ يُظِلُّهُمُ اللّهُ في ظِلِّهِ يَوْمَ لا ظِلَّ إلاَّ ظِلُّهُ: إِمامٌ عادِلٌ، وشابٌّ نَشَأَ في عِبَادَةِ اللّه تعالى. وَرَجُلٌ قَلْبُهُ مُعَلَّق بالمَسَاجِدِ. وَرَجُلانِ تَحَابَّا في اللّه. اجتَمَعا عَلَيهِ. وتَفَرَّقَا عَلَيهِ، وَرَجَلٌ دَعَتْهُ امْرَأَةٌ ذَاتُ مَنْصِبٍ وَجَمالٍ. فَقَالَ: إنّي أخافُ اللّه. ورَجُلٌ تَصَدَّقَ بِصَدَقَةٍ فأَخْفاها حتَّى لاَ تَعْلَمَ شِمالُهُ ما تُنْفِقُ يَمِينُهُ. ورَجُلٌ ذَكَرَ اللّه خالِياً فَفَاضَتْ عَيْنَاهُ» متفقٌ عليه.

449/4 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله نىڭ سايىسىدىن باشقا ھېچقانداق سايە يوق كۈندە الله ئۆزسايىسىگە ئالىدىغان يەتتە تۈرلۈك ئادەم بار: ❶ ئادىل پادىشاھ. ❷ الله نىڭ ئىبادىتىدە ئۆسۈپ يېتىلگەن ياش. ❸ قەلبى الله نىڭ مەسچىتكە باغلانغان كىشى. ❹ الله يولىدا دوست بولۇپ الله ئۈچۈن بىر يەرگە كەلگەن ۋە الله ئۈچۈن ئايرىلغان ئىككى كىشى. ❺ مەرتىۋىلىك، چىرايلىق ئايال ئۆزىگە چاقىرسا، مەن الله دىن قورقىمەن دەپ ئۇنى رەت قىلغان كىشى. ❻ ئوڭ قولى نېمىنى بەرگەنلىكىنى سول قولى بىلمەيدىغان دەرىجىدە مەخپىي سەدىقە بەرگەن كىشى. ❼ خالىي جايدا الله نى زىكرى قىلىپ ياش تۆككەن كىشى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

450/5 ـ وعَن عبد اللّه بنِ الشِّخِّير. رضي اللّه عنه. قال: أَتَيْتُ رسُولَ اللّه صَلّى اللّهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَهُو يُصلّي ولجوْفِهِ أَزِيزٌ كَأَزِيزِ المِرْجَلِ مِنَ البُكَاءِ. حديث صحيح رواه أبو داود. والتِّرمذيُّ في الشَّمائِل بإِسنادٍ صحيح.

450/5 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى شەخىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلسەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناماز ئوقۇۋاتقان ئىكەن. ئۇنىڭ يىغىسىدىن مەيدىسىدە قازاننىڭ قاينىشىدەك ئاۋاز بار ئىدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

451/6 ـ وعن أنسٍ رضي اللّه عنه. قالَ: قالَ رسُولُ اللّه صَلّى اللّهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، لأَبيِّ بن كَعْبٍ. رضي اللّه عنه: «إنَّ اللّه، عَزَّ وجَلَّ، أَمَرَني أَنْ أَقْرَأَ علَيْكَ: لَمْ يَكُن الَّذِينَ كَفَرُوا» قَالَ: وَسَمَّاني؟ قال: «نَعَمْ» فَبَكَى أُبَيٌّ. متفقٌ عليه.

وفي رواية: فَجَعَلَ أُبَيٌّ يَبْكِي.

**451/6** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇبەيىبنى كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا : «الله ئەززەۋەجەل مېنى ساڭا ”لەم يەكۇنىللەزىينە كەفەرۇۋ“ سۈرىسىنى ئوقۇپ بېرىشكە بۇيرىدى» دېدى. ئاندىن ئۇبەي الله مېنىڭ ئىسمىمنى ئاتىدىمۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە» دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ يىغلاپ كەتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئۇبەي يىغلىغىلى تۇردى دېيىلگەن.

**452/7** ـ وعنه قالَ: قالَ أبو بَكْرٍ لعمرَ، رضي اللَّه عنهما . بعدَ وفاةِ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: انْطَلِقْ بِنا إلى أُمِّ أيمَنَ . رضي اللَّه عنها . نَزُورُها كما كَانَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، يَزُورُهافَلَمَّا انْتَهَيا إليْها بَكَتْ فقَالا لها: ما يُبْكِيكِ؟ أمَا تَعْلَمِينَ أنَّ مَا عِنْدَ اللَّه تعالى خَيْرٌ لِرَسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قالَتْ: إني لاَ أَبْكِي، أنّي لأَعْلَمُ أنَّ ما عنْدَ اللَّه خَيرٌ لِرَسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ولكِنِّي أَبْكِي أنَّ الوَحْيَ قَدِ انْقَطَعَ مِنَ السَّماءِ فَهَيَّجَتْهُما عَلَى البُكاءِ، فَجَعَلا يَبْكِيانِ مَعهَا رواهُ مسلم . وقد سبق في باب زيارَةِ أهل الخير .

**452/7** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ئەبۇبەكرى، ئۆمەرگە (الله ئۇ ئىككىسىدىن رازى بولسۇن!) يۈرە ، ئۇممۇئەيمەن (رەزىيەللاھۇ ئەنھا) نى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يوقلاپ تۇرىدىغاندەك بېرىپ يوقلاپ كېلەيلى دېدى. ئۇ ئىككىسى ئۇممۇئەيمەننىڭكىگە كەلگەن چاغدا ئۇ يىغلاپ كەتتى. ئۇ ئىككەيلەن ئۇنىڭغا: نېمىگە يىغلايسىز الله نىڭ دەرگاھىدىكى نەرسىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن ياخشى ئىكەنلىكىنى بىلمەمسىز؟ دېدى. ئۇممۇئەيمەن: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن الله نىڭ دەرگاھىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكىنى بىلمەي يىغلىمىدىم، لېكىن مەن ۋەھىينىڭ ئاسماندىن ئۈزۈلۈپ قالغانلىقىغا يىغلايمەن، دەپ ئۇ ئىككىسىنىمۇ يىغلىتىپ قويدى. ئاندىن ئۇ ئىككىسىمۇ، ئۇممۇئەيمەن بىلەن بىرگە يىغلىغى تۇردى. [مۇسلىمدىن]

**453/8** ـ وعن ابن عَمَر، رضي اللَّه عنهما ، قال: «لَمَّا اشْتَدَّ بِرَسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَجَعُهُ قيلَ لَهُ في الصَّلاَةِ فقال: «مُرُوا أبا بَكْرٍ فَلْيُصَلِّ بالنَّاسِ» فقالتْ عائشةُ، رضي اللَّه عنها: إنَّ أَبَا بَكْرٍ رَجُلٌ رَقيقٌ إذا قَرَأَ القُرآنَ غَلَبَهُ البُكاءُ» فقال: «مُرُوهُ فَلْيُصَلِّ».

وفي رواية عن عائشةَ، رضي اللَّه عنها، قالَتْ: قلتُ: إنَّ أبا بَكْرٍ إذا قَامَ مقامَكَ لَم يُسْمع النَّاس مِنَ البُكَاءِ . متفقٌ عليه .

**453/8** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كېسىلى ئېغىرلاشقان ۋاقىتتا ئۇنىڭغا ناماز توغرۇلۇق سۆز قىلىندى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەبۇبەكرىنى بۇيرۇڭلار ئۇ كىشىلەرگە نامازنى ئوقۇپ بەرسۇن» دېدى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: ئەبۇبەكرى ھەققەتەن كۆڭلى يۇمشاق ئادەم، ئۇ قۇرئان ئوقۇسا، ئۇنى يىغا بېسىپ كېتىدۇ، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى بۇيرۇڭلار ئۇ ئوقۇپ بەرسۇن» دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: ئەبۇبەكرى ھەققەتەن سېنىڭ ئورنۇڭدا بولغان ۋاقىتتا يىغا سەۋەبىدىن كىشىلەرگە ئاۋازىنى ئاڭلىتالمايدۇ، دېگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

454/9 - وعن إبراهيمَ بنِ عبدِ الرَّحمنِ بنِ عوفٍ أَنَّ عبدَ الرَّحمنِ بنَ عَوْفٍ، رَضيَ اللَّه عنهُ أُتِيَ بطَعامٍ وكانَ صائماً، فقالَ: قُتِلَ مُصْعَبُ بنُ عُمَيرٍ، رضيَ اللَّه عنه، وهُوَ خَيْرٌ مِنِّي، فَلَمْ يُوجَدْ لَه ما يُكَفَّنُ فيهِ إلاَّ بُرْدَةٌ إنْ غُطِّي بِها رَأْسُهُ بَدَتْ رِجْلاَه، وإنْ غُطِّيَ بها رِجْلاه بَدَا رأْسُهُ، ثُمَّ بُسِطَ لَنَا مِنَ الدُّنْيَا ما بُسِطَ أَوْ قالَ: أُعْطِينَا مِنَ الدُّنْيا مَا أُعْطِينَا وقَدْ خَشِينَا أَنْ تَكُونَ حَسَنَاتُنا عُجِّلَتْ لَنا. ثُمَّ جَعَلَ يبْكي حَتَّى تَرَكَ الطَّعامَ.رواهُ البخاري.

**454/9** - ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋفنىڭ ئوغلى ئىبراھىم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما دىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋفكە تائام كەلتۈرۈلدى، ئۇ روزا تۇتقان ئىدى. ئۇ: مۇسئەب ئىبنى ئۇمەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆلتۈرۈلدى. ئۇ مەندىن ياخشى ئىدى، بىز ئۇنى كېپەنلەشكە بىر توندىن باشقا نەرسە تاپالمىدۇق، ئۇنىڭ بېشىنى ياپساق پۇتى ئېچىلىپ قالاتتى، پۇتىنى ياپساق بېشى ئېچىلىپ قالاتتى، ھازىر بىزگە دۇنيا كەڭ - كۇشادە قىلىندى ياكى دۇنيادىن بىزگە بېرىلگەن نەرسىلەر بېرىلدى. بىزگە ياخشىلىقلىرىمىزنىڭ ئىلگىرى بولۇپ قېلىشىدىن قورقىمىز (ياخشى ئەمەللىرىمىزنىڭ ساۋابى دۇنيادىلا بېرىلىپ ئاخىرەتكە ئېلىپ قويۇلماسلىقىدىن قورقىمىز) دەپ يىغلاپ كەتتى. ھەتتا ئۇ بىلەن تائامنىمۇ يېمەي تاشلاپ قويدى. [بۇخارىدىن]

455/10 - وعن أَبي أُمامة صُدَيِّ بْنِ عَجلانَ الباهِلِيِّ، رضيَ اللَّه عنه، عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لَيْسَ شَيءٌ أَحَبَّ إِلى اللَّه تعالى من قَطْرَتَين. وأَثَرَيْنِ: قَطْرَةُ دُمُوعٍ من خَشيَةِ اللَّه وَقَطرَةُ دَمٍ تُهرَاقُ في سَبِيلِ اللَّه تعالى، وأما الأثران فأثر في سبيل الله تعالى وَأَثَرٌ في فَرِيضَةٍ منْ فَرَائِضِ اللَّه تعالى» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

**450/10** - ئەبۇئۇمامە سۇدەي ئىبنى ئەجلان باھىلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اللہ تائالاغا ئىككى تامچە ۋە ئىككى ئىزدىنمۇ سۆيۈملۈك نەرسە يوقتۇر، ئۇنىڭ بىرى اللہ دىن قورقۇپ تۆكۈلگەن ياش تامچىسى ۋە اللہ يولىدا تۆكۈلگەن قاننىڭ تامچىسىدۇر. ئىككى ئىزغا كەلسەك اللہ يولىدا قالدۇرۇلغان ئىزدۇر ۋە اللہ تائالانىڭ پەرزلىرىدىن بولغان پەرزلەرنى ئادا قىلىشتا قالغان ئىزدۇر». [تىرمىزىدىن]

456/11 - حديث العِرْباض بنِ ساريةَ. رضي اللَّه عنه، قال: وعَظَنَا رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَوْعِظَةً وَجِلَتْ منها القُلُوبُ، وذَرَفَتْ منْهَا العُيُونُ. وقد سبق في باب النهي عن البدع.

**456/11** - ئىرباز ئىبنى سارىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە بىر ۋەز نەسىھەت قىلدىكى، ئۇنىڭدىن قەلبلەر تىترەپ كەتتى ۋە كۆزلەردىن ياشلار تۆكۈلدى... [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 55 - باب

## دۇنياغا بېرىلمەسلىكنىڭ پەزىلىتى، دۇنيانىڭ ئاز بولۇشىغا قىزىقتۇرۇش ۋە كەمبەغەللىكنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّمَا مَثَلُ الْحَيَاةِ الدُّنْيَا كَمَاءٍ أَنْزَلْنَاهُ مِنَ السَّمَاءِ فَاخْتَلَطَ بِهِ نَبَاتُ الأَرْضِ مِمَّا يَأْكُلُ النَّاسُ وَالأَنْعَامُ حَتَّى إِذَا أَخَذَتِ الأَرْضُ زُخْرُفَهَا وَازَّيَّنَتْ وَظَنَّ أَهْلُهَا أَنَّهُمْ قَادِرُونَ عَلَيْهَا أَتَاهَا أَمْرُنَا لَيْلاً أَوْ نَهَاراً فَجَعَلْنَاهَا حَصِيداً كَأَنْ لَمْ تَغْنَ بِالأَمْسِ كَذَلِكَ نُفَصِّلُ الْآيَاتِ لِقَوْمٍ يَتَفَكَّرُونَ﴾ ﴿ھاياتى دۇنيانىڭ مىسالى (تېز ئۆزگىرىشتە، نېمەتلىرىنىڭ باقاسىزلىقىدا، كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭ بىلەن مەغرۇر بولۇشىدا) بىز ئاسماندىن چۈشۈرگەن (يامغۇر) سۈيىگە ئوخشايدۇكى ئۇنىڭ بىلەن زېمىننىڭ ئىنسانلار، ھايۋانلار يەيدىغان تۈرلۈك ئۆسۈملۈكلىرى (ئۈنۈپ چىقىپ) بىر ـ بىرى بىلەن گىرەلىشىپ كەتكەن، ھەتتا زېمىن گۈزەل تۈسكە كىرگەن، چىرايلىق ياسالغان، زېمىن ئىگىلىرى ئۇنىڭدىن مول ـ ھوسۇل ئېلىشقا جەزمى قىلىپ تۇرغان (چاغدا) ناگاھان كېچىسى ياكى كۈندۈزى ئۇنىڭغا قازايىمىز يەتتى ـ دە، (زىرائەتلەرنى تۇنۇگۈن (يەنى ئىلگىرى) يوقتەك (يۇتۇنلەي) ئورۇپ تاشلىغاندەك قىلىۋەتتۇق (يەنى نابۇت قىلىپ، يوق قىلدۇق)، پىكىر يۈرگۈزىدىغان قەۋم ئۈچۈن ئايەتلەرنى مۇشۇنداق تەپسىلى بايان قىلىمىز﴾[1] ﴿وَاضْرِبْ لَهُمْ مَثَلَ الْحَيَاةِ الدُّنْيَا كَمَاءٍ أَنْزَلْنَاهُ مِنَ السَّمَاءِ فَاخْتَلَطَ بِهِ نَبَاتُ الأَرْضِ فَأَصْبَحَ هَشِيماً تَذْرُوهُ الرِّيَاحُ وَكَانَ اللَّهُ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ مُقْتَدِراً الْمَالُ وَالْبَنُونَ زِينَةُ الْحَيَاةِ الدُّنْيَا وَالْبَاقِيَاتُ الصَّالِحَاتُ خَيْرٌ عِنْدَ رَبِّكَ ثَوَاباً وَخَيْرٌ أَمَلاً﴾ ﴿(ئى، مۇھەممەد!) ئۇلارغا دۇنيا تىرىكچىلىكى ھەققىدە مۇنداق مىسالنى كەلتۈرگىن. (ئۇ شۇنىڭغا) ئوخشايدۇكى، بىز ئاسماندىن يامغۇر ياغدۇردۇق، شۇ سۇ بىلەن زېمىننىڭ ئۆسۈملۈكلىرى بىر ـ بىرىگە چىرمىشىپ بۈلۈق ئۆستى، كېيىن ئۇ قۇرۇپ تۆكۈلدى، شاماللار ئۇنى ئۇچۇرۇپ كەتتى. الله ھەرنەرسىگە قادىردۇر، ماللار ۋە باللار دۇنيا تىرىكچىلىكىنىڭ زىننىتىدۇر. قالىدىغان ياخشى ئەمەللەرنىڭ ساۋابى پەرۋەر دىگارىڭلارنىڭ نەزىرىدە تېخىمۇ ياخشىدۇر، ئۈمىد تېخىمۇ چوڭدۇر﴾[2] ﴿اعْلَمُوا أَنَّمَا الْحَيَاةُ الدُّنْيَا لَعِبٌ وَلَهْوٌ وَزِينَةٌ وَتَفَاخُرٌ بَيْنَكُمْ وَتَكَاثُرٌ فِي الأَمْوَالِ وَالأَوْلادِ كَمَثَلِ غَيْثٍ أَعْجَبَ الْكُفَّارَ نَبَاتُهُ ثُمَّ يَهِيجُ فَتَرَاهُ مُصْفَرّاً ثُمَّ يَكُونُ حُطَاماً وَفِي الآخِرَةِ عَذَابٌ شَدِيدٌ وَمَغْفِرَةٌ مِنَ اللَّهِ وَرِضْوَانٌ وَمَا الْحَيَاةُ الدُّنْيَا إِلاَّ مَتَاعُ الْغُرُورِ﴾ ﴿بىلىڭلاركى، دۇنيا تىرىكچىلىكى ئويۇندىن، (كىشىنى ئاخىرەتتە غەپلەتتە قالدۇرىدىغان) مەشغۇلاتتىن، زىبۇزىننەتتىن، ئۆزئارا پەخىرلىنىشتىن، پۇل ـ مال، پەرزەنت كۆپەيتىپ پەخىرلىنىشتىن ئىبارەتتۇر، (بىرەر يېغىش بىلەن ئۆستۈرگەن) ئۆسۈملۈكى دېھقانلارنى خۇرسەن قىلغان يامغۇرغا ئوخشايدۇ، ئاندىن ئۇ ئۆسۈملۈك قۇرۇپ قالىدۇ، ئۇنىڭ سارغىيىپ قالغانلىقىنى كۆرسەن، ئاندىن ئۇ يەنچىلگەن چۆپكە ئايلىنىدۇ. ئاخىرەتتە (كۇففارلار ئۈچۈن) قاتتىق ئازاب بار، (ياخشى بەندىلەر ئۈچۈن) اللەنىڭ مەغپىرىتى ۋە رازىلىقى بار، دۇنيا تىرىكچىلىكى پەقەت (غاپىل ئادەم ئالدىنىدىغان بەھرىمەن بولۇشتۇر﴾[3] ﴿زُيِّنَ لِلنَّاسِ حُبُّ الشَّهَوَاتِ مِنَ النِّسَاءِ وَالْبَنِينَ وَالْقَنَاطِيرِ الْمُقَنْطَرَةِ مِنَ الذَّهَبِ وَالْفِضَّةِ وَالْخَيْلِ الْمُسَوَّمَةِ وَالأَنْعَامِ وَالْحَرْثِ ذَلِكَ مَتَاعُ الْحَيَاةِ الدُّنْيَا وَاللَّهُ عِنْدَهُ حُسْنُ الْمَآبِ﴾ ﴿ئاياللار، ئوغۇللار، ئالتۇن ـ كۆمۈشتىن توپلانغان كۆپ ماللار، ئارغىماقلار، چارۋىلار ۋە ئېكىنلەردىن ئىبارەت كۆڭۈل تارتىدىغان نەرسىلەرنىڭ مۇھەببىتى ئىنسانلارغا چىرايلىق كۆرسىتىلدى. ئۇلار دۇنيا

---

[1] سۈرە يۇنۇس 24 ـ ئايەت.
[2] سۈرە كەھف 45 ـــ 46 ـ ئايەتلەر.
[3] سۈرە ھەدىد 20 ـ ئايەت.

تىرىكچىلىكتە مەنپەئەتلىنىدىغان (باقاسى يوق) شەيئىلەردۇر؛ الله نىڭ دەرگاھىدا بولسا قايتىدىغان گۈزەل جاي (يەنى جەننەت) باردۇر (شۇنىڭ ئۈچۈن باشقىغا ئەمەس، جەننەتكە قىزىقىش كېرەك)﴾[1] ﴿يَا أَيُّهَا النَّاسُ إِنَّ وَعْدَ اللَّهِ حَقٌّ فَلا تَغُرَّنَّكُمُ الْحَيَاةُ الدُّنْيَا وَلا يَغُرَّنَّكُمْ بِاللَّهِ الْغَرُورُ﴾ ﴿ئى، ئىنسانلار الله نىڭ ۋەدىسى ھەقدۇر، سىلەرنى ھەرگىز دۇنيا تىرىكچىلىكى مەغرۇر قىلمىسۇن، شەيتاننىڭ سىلەرنى الله نىڭ ئەپۇسىنىڭ كەڭلىكى بىلەن مەغرۇر قىلىشىغا يول قويماڭلار﴾[2] ﴿أَلْهَاكُمُ التَّكَاثُرُ،حَتَّى زُرْتُمُ الْمَقَابِرَ،كَلاَّ سَوْفَ تَعْلَمُونَ، ثُمَّ كَلاَّ سَوْفَ تَعْلَمُونَ،كَلاَّ لَوْ تَعْلَمُونَ عِلْمَ الْيَقِينِ﴾ ﴿تاكى قەبرىلەرنى زىيارەت قىلغىنىڭلارغا (يەنى قەبرىلەرگە كۆمۈلگىنىڭلارغا) قەدەر، (پۇل - مال، بالىلار بىلەن) پەخىرلىنىمەك سىلەرنى غەپلەتتە قالدۇردى. راستلا كەلگۈسىدە بىلىسىلەر. ئاندىن راستلا كەلگۈسىدە بىلىسىلەر. ئەگەر سىلەر راستلا ھەقىقىي بىلسەڭلار (غەپلەتتە قالماڭلار)﴾[3] ﴿وَمَا هَذِهِ الْحَيَاةُ الدُّنْيَا إِلاَّ لَهْوٌ وَلَعِبٌ وَإِنَّ الدَّارَ الآخِرَةَ لَهِيَ الْحَيَوَانُ لَوْ كَانُوا يَعْلَمُونَ﴾ ﴿دۇنيا تىرىكچىلىكى پەقەت ئويۇن - كۈلكە ۋە غەپلەتتىن ئىبارەتتۇر، شۈبھىسىزكى، ئاخىرەت يۇرتى ھەقىقىي ھايات (يۇرتىدۇر)، ئەگەر ئۇلار بىلسە ئىدى (بۇ دۇنيانى ئۇ دۇنيادىن ئارتۇق كۆرمەيتتى)﴾[4].

457/1 ـ عن عمرو بنِ عوفٍ الأَنْصاريِّ. رضي اللَّه عنه، أَنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بَعَثَ أَبا عُبيدةَ بنَ الجرَّاحِ، رضي اللَّه عنه، إلى البَحْرَيْنِ يَأْتِي بِجزْيَتِهَا فَقَدمَ بِمالٍ منَ البحْرَينِ، فَسَمِعَت الأَنصَارُ بقُدومِ أَبي عُبَيْدَةَ، فوافَوْا صَلاةَ الفَجْرِ مَعَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَلَمَّا صَلى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، انْصَرَفَ، فَتَعَرَّضُوا لَهُ، فَتَبَسَّمَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حِينَ رَآهُمْ، ثُمَّ قال: «أَظُنُّكُم سَمِعْتُم أَنَّ أَبَا عُبَيْدَةَ قَدِمَ بِشَيْءٍ مِنَ الْبَحْرَيْنِ» فقالوا: أَجَل يا رسول اللَّه، فقال: «أَبْشِرُوا وأَمِّلُوا ما يَسرُّكُمْ، فواللَّه ما الفقْرَ أَخْشَى عَلَيْكُمْ. وَلكنّي أَخْشى أَنْ تُبْسَطَ الدُّنْيَا عَلَيْكُم كما بُسطَتْ عَلَى مَنْ كَانَ قَبْلَكُمْ، فَتَنَافسُوهَا كَمَا تَنَافَسُوهَا. فَتَهْلِكَكُمْ كَمَا أَهْلَكَتْهُمْ» متفقٌ عليه.

457/1 ـ ئەمر ئىبنى ئەۋف ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەبۇئۇبەيد ئىبنى جەرراھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى بەھرەينگە جىزيەنى[5] ئېلىپ كېلىشكە ئەۋەتتى، ئاندىن ئۇ بەھرەيندىن كۆپ مال بىلەن قايتىپ كەلدى. ئەنسارىلار ئەبۇئۇبەيدەنىڭ كەلگەنلىكىنى ئاڭلاپ ھەممىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ناماز ئوقۇشقا كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازدىن يانغاندا ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قاراشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى كۆرۈپ كۈلۈمسىرىدى قىلدى، ئاندىن: «مەن ئەبۇئۇبەيدەنىڭ بەھرەيندىن بىر نەرسىلەر ئېلىپ كەلگەنلىكىنى سىلەرنى ئاڭلىدىمىكىن دەپ ئويلايمەن» دېدى. كىشىلەر: توغرا، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «خۇش بېشارەت ئېلىڭلار ۋە سىلەر خۇشال بولىدىغان نەرسىنى ئۈمىد

---

[1] سۈرە ئال ئىمران 14 ـ ئايەت.
[2] سۈرە فاتىر 5 ـ ئايەت.
[3] سۈرە تەكاسۇر 1 ـــ 5 ــ ئايەتكىچە.
[4] سۈرە ئەنكەبۇت 64 ـ ئايەت.
[5] مۇسۇلمانلارنىڭ ھاكىمىيتى ئاستىدا ياشايدىغان باشقا دىندىكى كىشلەردىن ئېلىنىدىغان تۆلەم .

قىلىشلار، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن سىلەر ئۈچۈن ئەنسىرەيدىغىنىم سىلەرنىڭ كەمبەغەل بولۇپ قېلىشىڭلار ئەمەس بەلكى دۇنيا سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرگە كەڭ ـ تاشا بولۇپ كەتكىنىدەك سىلەرگىمۇ كەڭ ـ تاشا بولۇپ كېتىپ، ئىلگىرىكىلەر دۇنياغا بېرىلىپ كەتكەندەك سىلەرنىڭمۇ دۇنياغا بېرىلىپ، دۇنيا ئۇلارنى ھالاك قىلغاندەك سىلەرنىمۇ ھالاك قىلىشى» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

458/2 ـ وعن أبي سعيدٍ الخدريِّ، رضيَ اللّه عنه. قالَ: جَلَسَ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَلى المِنْبَرِ، وَجَلسْنَا حَوْلَهُ. فقال: «إِنَّ مِمَّا أَخَافُ عَلَيْكُم مِنْ بَعْدِي مَا يُفْتَحُ عَلَيْكُمْ مِن زَهْرَةِ الدُّنْيَا وَزِينَتِهَا» متفقٌ عليه.

458/2 ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنبەرنىڭ ئۈستىدە ئولتۇردى. بىز ئۇنىڭ ئەتراپىدا ئولتۇردۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن، مېنىڭدىن كېيىن سىلەرگە دۇنيانىڭ گۈزەللىكى ۋە زىننەتلىرى ئېچىلىپ كېتىشىدىن قورقىمەن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

459/3 ـ عنه أَنَّ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قال: «إِنَّ الدُّنْيَا حُلْوَةٌ خَضِرَةٌ وَإِنَّ اللّه تَعالى مُسْتَخْلِفكُم فِيهَا، فَيَنْظُرُ كَيْفَ تَعْمَلُونَ فاتَّقُوا الدُّنْيَا واتَّقُوا النِّسَاءِ» رواه مسلم.

459/3 ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دۇنيا ھەقىقەتەن شېرىندۇر، گۈزەلدۇر. الله تائالا ھەقىقەتەن دۇنيادا سىلەرنى ئورۇن باسار قىلىپ ئاندىن سىلەرنىڭ قانداق قىلىدىغانلىقىڭلارغا قارايدۇ. دۇنيادىن ۋە ئاياللاردىن ھەزەر ئەيلەڭلار». [مۇسلىمدىن]

460/4 ـ وعن أنسٍ رضيَ اللّه عنه. أَنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «اللَّهُمَّ لا عَيْشَ إِلاَّ عَيْشُ الآخِرَةِ» متفقٌ عليه.

460/4 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئى الله! پەقەت ئاخىرەتنىڭلا ھاياتى ۋە تۇرمۇشى ھەقىقىي ھايات ۋە تۇرمۇشتۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

461/5 ـ وعنهُ عن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «يَتْبَعُ المَيِّتَ ثَلاثَةٌ: أَهْلُهُ وَمالُهُ وَعَمَلُهُ: فَيَرْجِعُ اثْنَانِ. وَيَبْقَى معه وَاحدٌ: يَرْجِعُ أَهْلُهُ وَمَالُهُ وَيَبْقَى عَمَلُهُ» متفقٌ عليه.

461/5 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مېيىتقا ئۈچ نەرسە ئەگىشىدۇ، ئۇنىڭ ئائىلە تاۋىبىئاتلىرى، مېلى ۋە ئەمەلى. ئاندىن ئىككىسى قايتىپ كېلىدۇ ۋە بىرى قالىدۇ، ئۇنىڭ ئەھلى ۋە مېلى قايتىپ كېلىدۇ. ئۇنىڭ ئەمەلى قالىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

462/6 ـ وعنه قال: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يُؤْتِيَ بَأَنْعَمِ أَهْلِ الدُّنْيَا مِن أَهْلِ النَّارِ يَوْمَ الْقِيَامَةِ، فَيُصْبَغُ فِي النَّارِ صَبْغَةً ثُمَّ يُقَالُ: يا ابْنَ آدَمَ هَلْ رَأَيْتَ خيراً قَطُّ؟ هَلْ مَرَّ بِكَ نَعِيمٌ قَطُّ؟ فيقول: لا واللّه

ياربِّ. وَيُؤْتى بأشَدِّ النَّاسِ بُؤْساً في الدُّنْيَا مِنْ أَهْلِ الجَنَّةِ فَيُصْبَغُ صَبْغَةً في الجَنَّةِ، فَيُقَالُ لَهُ: يا ابْنَ آدَمَ هَلْ رَأَيْتَ بُؤْساً قَطُّ؟ هَلْ مَرَّ بِكَ شِدَّةٌ قَطُّ؟ فيقولُ: لا، وَاللَّه، مَا مَرَّ بِي بُؤْسٌ قَطُّ، وَلا رَأَيْتُ شِدَّةً قَطُّ» رواه مسلم.

462/6 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دۇنيادا ھەممىدىن بەك راھەت ـ پاراغەتتە ئۆتكەن ئەمما قىيامەتتە دوزاختا ھۆكۈم قىلىنغان بىر كىشى كەلتۈرۈلۈپ دوزاختا بىر چۆكتۈرۈپ ئاندىن ئۇنىڭغا: ئى ئادەم بالىسى! سەن بۇرۇن ياخشىلىق كۆرگەنمۇ؟ ساڭا نېمەت كەلگەنمۇ؟ دېيىلىدۇ. ئۇ ئادەم: ياق، ئى رەببىم! سېنىڭ نامىڭ بىلەن قەسەمكى، مەن ھېچقانداق ياخشىلىق كۆرۈپ باقمىغان، دەيدۇ. دۇنيادا قاتتىق قىيىنچىلىق تارتقان ئەمما جەننەتكە ھۆكۈم قىلىنغان بىر كىشى كەلتۈرۈلۈپ ئۇنى جەننەتكە بىر كىرگۈزۈپ ئاندىن ئۇنىڭغا: ئى ئادەم بالىسى! سەن (بۇرۇن) قاتتىقچىلىق كۆرگەنمۇ؟ سەندىن قاتتىقچىلىق ئۆتكەنمۇ؟ دېيىلىدۇ. ئۇ ياق، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ماڭا قىيىنچىلىقمۇ ئۆتۈپ باقمىدى ۋە مەن قاتتىقچىلىقمۇ كۆرۈپ باقمىدى، دەيدۇ»[1]. [مۇسلىمدىن]

463/7 ـ وعن المُسْتَوْرِدِ بنِ شدَّادٍ رَضِيَ اللَّه عنه، قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: مَا الدُّنْيَا في الآخِرَةِ إلاَّ مِثْلُ مَا يَجْعَلُ أحدُكُمْ أُصْبُعَهُ في الْيَمِّ. فَلْيَنْظُرْ بِمَ يَرْجِعُ؟» رواه مسلم.

463/7 ـ مۇستەۋرىد ئىبنى شەدداد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دۇنيانى ئاخىرەتكە سېلىشتۇرغاندا، دۇنيا پەقەت سىلەرنىڭ بىرىڭلارنىڭ بارمىقىنى سۇغا سېلىپ چىقارغىنىغا ئوخشاشتۇر، بارمىقىنى سۇغا سالغۇچى قاراپ باقسۇن، ئۇنىڭ بارمىقى نېمە بىلەن قايتىدۇ؟». [مۇسلىمدىن]

464/7 ـ وعن جابرٍ، رضِيَ اللَّه عنهُ أنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَرَّ بِالسُّوقِ وَالنَّاسُ كنفته، فَمَرَّ بِجَدْيٍ أَسَكَّ مَيِّتٍ، فَتَنَاوَلَهُ، فَأَخَذَ بِأُذُنِهِ، ثُمَّ قال: «أَيُّكُمْ يُحِبُّ أَنْ يَكُونَ هَذَا لَهُ بِدِرْهَمٍ؟» فَقالوا: مَا نُحِبُّ أَنَّهُ لَنَا بِشَيْءٍ، وَمَا نَصْنَعُ بِهِ؟ ثم قال: «أَتُحِبُّونَ أَنَّهُ لَكُمْ؟» قَالُوا: وَاللَّه لَوْ كَانَ حَيًّا كَانَ عَيْباً فيه، لأنه أَسَكُّ. فَكَيْفَ وَهو مَيِّتٌ، فقال: «فَوَ اللَّه للدُّنْيَا أَهْوَنُ عَلى اللَّه مِنْ هذا عَلَيْكُمْ» رواه مسلم.

قوله «كنفته» أيْ: عن جانبيه. و «الأَسكُّ» الصغير الأُذُن.

464/8 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بازاردىن ئۆتۈپ كېتىپ باراتتى، بازارنىڭ ئىككى تەرىپىدە نۇرغۇن كىشىلەر بار ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆلۈپ قالغان قۇلىقى كىچىك بىر ئوغلاقنىڭ يېنىغا بېرىپ ئۇنىڭ قۇلىقىنى تۇتۇپ تۇرۇپ: «قايسىڭلار بۇنى بىر دەرھەمگە ئېلىشنى خالايسىلەر؟» دېدى. كىشىلەر: بىز ئۇنى كىچىككىنە بىر نەرسىگىمۇ ئېلىشنى خالىمايمىز، ئۇنى ئېلىپ نېمە قىلىمىز؟ دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر ئۇ ئوغلاقنىڭ سىلەرنىڭ بولۇپ قېلىشىنى خالامسىلەر؟» دېدى. ئۇلار: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇ تىرىك بولغاندىمۇ ئەيىبلىك. قۇلىقى كىچىك تۇرسا ئۇنىڭ ئۆلگىنى قانداق قىلغۇلۇق؟ دېيىشتى.

---

[1] دېمەك قىيامەتنىڭ ئازابى شۇنچە قاتتىقكى ئۇنى ئانچىكى تېتىغان ئادەم ئۆمۈر بويى كۆرگەن راھىتىنى ئۇنتۇپ دۇنيادا ياشاپ باقمىغاندەك ھېسسىياتقا كېلىدۇ، پەقەت ئەھلى جەننەتنىڭ تېتىغىنى بىر قېتىم تېتىش بىلەن پۈتكۈل ھاياتتىكى جاپا ـ مۇشەققەتلەرنى ئۇنتۇپ، دۇنيادا ھېچقانداق دەرد تارتىپ باقمىغاندەك ھېسسىياتقا كېلىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، دۇنيا الله نىڭ نەزىرىدە سىلەرنىڭ بۇنى تۆۋەن كۆرۈشۈڭلاردىنمۇ بەتتەر ئېتىبارسىزدۇر» دېدى. [مۇسلىمدىن]

465/9 ـ وعن أبي ذرٍّ رَضِيَ اللَّه عنه، قال: كُنْتُ أَمْشِي مَعَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، في حَرَّةٍ بالمدينة، فَاسْتَقْبَلَنَا أُحُدٌ فقال: «يا أَبَا ذَرٍّ». قلت: لَبَّيْكَ يا رسول اللَّه. فقال: «مَا يَسُرُّنِي أَنَّ عِنْدِي مِثل أُحُدٍ هذا ذَهباً تَمْضِي عَلَيَّ ثَلاثَةُ أَيَّامٍ وعِنْدِي مِنْهُ دِينَارٌ، إِلاَّ شَيْءٌ أَرْصُدُهُ لِدَيْنٍ، إِلاَّ أَنْ أَقُولَ بِهِ في عِبَادِ اللَّه هكَذَا وَهَكَذا» عن يَمِينِهِ وعن شماله ومن خلفه، ثم سار فقال: «إِنَّ الأَكْثَرِينَ هُمُ الأَقَلُّونَ يَومَ القيامةِ إِلاَّ مَنْ قَالَ بالمَالِ هكذَا وهكذا» عن يمينِهِ، وعن شمالِهِ، ومِنْ خَلْفه «وَقَلِيلٌ مَا هُمْ». ثم قال لي: «مَكَانَكَ لا تَبْرَحْ حَتَّى آتِيَكَ». ثم انْطَلَقَ في سَوَادِ اللَّيْلِ حتى تَوَارَى، فسمِعْتُ صَوْتاً قَدِ ارْتَفَعَ، فَتَخَوَّفْتُ أَنْ يَكُونَ أَحَدٌ عَرَضَ للنَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَأَرَدْتُ أَنْ آتِيَهُ فَذَكَرْتُ قوله: «لا تَبْرَحْ حَتَّى آتِيَكَ» فلم أَبْرَحْ حَتَّى أَتَاني، فَقُلْتُ: لقد سَمِعْتُ صَوتاً تَخَوَّفْتُ منه، فَذَكَرْتُ له. فقال: «وَهَلْ سَمِعْتَهُ؟» قلت: نَعَم، قال: «ذَاكَ جِبريلُ أَتاني فقال: مَن ماتَ مِنْ أُمتِكَ لايُشرِكُ باللَّه شَيئاً دَخَلَ الجَنَّةَ، قلتُ: وَإِنْ زَنَي وَإِنْ سَرَقَ؟ قال: وَإِنْ زَنَى وَإِنْ سَرَقَ» متفقٌ عليه. وهذا لفظ البخاري.

465/9 ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن مەدىنىدىكى قارا تاشلىقتا كېتىۋاتاتتىم، بىزگە ئۇھۇد تېغى كۆرۈندى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئەبۇزەر!» دېدى. مەن: خوش ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مېنىڭ مۇشۇ ئۇھۇد تېغىچىلىك ئالتۇنۇم بولسا ئۈچ كۈن ئىچىدە مەندە ئۇ ئالتۇندىن بىر دىنار ئېشىپ قېلىشى مېنى خۇشال قىلمايدۇ، پەقەت قەرز ئادا قىلىش ئۈچۈن قويۇپ قويغىنىم بۇنىڭ سىرتىدا، مېنى خۇشال قىلىدىغىنى شۇنداق دەيمەنكى ئۇھۇد تېغى مېنىڭ بولۇپ الله نىڭ بەندىلىرى ئۈچۈن مۇشۇنداق، مۇشۇنداق، مۇشۇنداق بەرسەم» دەپ ئۈزىنىڭ ئوڭ ، سول ۋە كەينى تەرەپلىرىگە ئىشارەت قىلدى. ئازراق مېڭىپ: «ماللىرى كۆپ بولغانلىرى قىيامەت كۈنى نەرسىسى ئاز بولغۇچىلاردۇر، لېكىن ماللىرىنى مۇشۇنداق، مۇشۇنداق، مۇشۇنداق، ئوڭدىن، سولدىن، كەينىدىن خىراجەت قىلغان كىشىلەر ئۇنداق ئەمەس، ئۇنداقلار ئازدۇر» دېدى. ئاندىن ماڭا: «مەن كەلگىچە جايىڭدىن مىدىرلىما» دەپ قويۇپ كېچىنىڭ قاراڭغۇلۇقىدا مېڭىپ يوقاپ كەتتى. ئاندىن مەن كۆتۈرۈلگەن بىر ئاۋازنى ئاڭلىدىم. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىرەرسىدىن خەتەر يېتىپ قىلىشىدىن قورقۇپ ئۇنىڭ قېشىغا بېرىشنى ئويلىدىم. بىراق مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: "مەن كەلگىچە مىدىرلىما" دېگەن سۆزىنى ئەسلەپ تاكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قايتىپ كەلگىچە مىدىرلىمىدىم. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر ئاۋازنى ئاڭلاپ قورقۇپ كەتكەنلىكىمنى دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ ئاۋازنى ئاڭلىدىڭمۇ؟» دېدى. مەن: ھەئە، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ جىبرىئىل مېنىڭ قېشىمغا كېلىپ، "سېنىڭ ئۈممىتىڭدىن بىرەر كىشى الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەيلا ئۆلسە ئۇ جەننەتكە كىرىدۇ" دېدى» دېدى. مەن ئەگەر ئوغرىلىق ۋە زىنا قىلسىچۇ؟ دېدىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «زىنا قىلسىمۇ ۋە ئوغرىلىق قىلسىمۇ (ھەقىقىي تەۋبە قىلسا)» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

466/10 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه، عنْ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لو كان لي مِثلُ أُحُدٍ ذَهَباً، لَسرَّني أَنْ لا تَمُرَّ علَيَّ ثَلاثُ لَيَالٍ وَعِندِي منه شَيءٌ إلاَّ شَيءٌ أُرْصِدُه لِدَينٍ» متفقٌ عليه.

466/10 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر مېنىڭ ئۇھۇد تېغىچىلىك ئالتۇنۇم بولسا مەن ئۇنىڭدىن قەرز ئادا قىلىش ئۈچۈن قويۇپ قويغىنىمدىن باشقا بىرەر نەرسىنىڭ قولۇمدا ئۈچ كۈن تۇرۇپ قېلىشىنى خالىمايمەن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

467/11 ـ وعنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم: «انْظُرُوا إلى منْ أَسفَل منْكُمْ وَلا تَنْظُرُوا إلى مَنْ هَوَ فَوقَكُم فهُوَ أَجْدرُ أن لا تَزْدَرُوا نعمةَ اللَّه عَلَيْكُمْ» متفقٌ عليه وهذا لفظ مسلمٍ.

وفي رواية البخاري، «إذا نَظَر أَحَدُكُمْ إلى مَنْ فُضل عليهِ في المالِ وَالخَلْقِ فلْيَنْظُرْ إلَى مَنْ هو أَسْفَلُ مِنْهُ».

467/11 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر ئۆزەڭلاردىن تۆۋەن كىشىگە قاراڭلار، ئۆزەڭلاردىن يۇقىرى كىشىگە قارىماڭلار، شۇنداق قىلىشىڭلار الله نىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمەتلىرىنى ئاز سانىماسلىقىڭلارغا سەۋەبچى بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

468/12 ـ وعنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «تَعِسَ عبْدُ الدِّينَارِ وَالدِّرْهَمِ وَالقطيفَةِ وَالخَمِيصَةِ، إنْ أُعطِيَ رضي، وَإِنْ لَمْ يُعطَ لَمْ يَرْضَ» رواه البخاري.

468/12 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دىنار، دەرھەم، مەخمەل ۋە ئەن رەختلەرنىڭ (كىيىم ـ كېچەكلەرنىڭ) قۇللىرى ھالاك بولدى. ئەگەر شۇ نەرسىلەر ئۇنىڭغا بېرىلسە رازى بولىدۇ، بېرىلمىسە رازى بولمايدۇ». [بۇخارىدىن]

469/13 ـ وعنه، رضي اللّه عنه، قال: لقَدْ رَأَيْتُ سبعِين مِنْ أَهْلِ الصُّفَّةِ، ما منْهُم رَجُلٌ عليه رداءٌ، إمَّا إِزَارٌ، وإمَّا كِسَاءٌ، قدْ ربطوا في أَعْنَاقِهِمْ، فَمنْهَا مَا يبْلُغُ نِصفَ السَّاقَيْن. ومنْهَا ما يَبْلُغُ الكَعْبيْنِ. فَيجْمَعُهُ بيدِهِ كراهِيَةَ أَنْ تُرَى عورْتُه رواه البخاري.

469/13 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەن ئەھلى سۇففەدىن 70 كىشىنى كۆردۈم ئۇلاردىن ئۈچىسىغا تون كىيگەن بىرەر كىشى يوق ئىدى. ئۇلارنىڭ ئۈچىسىدىكى كىيىم پەقەت بىرلا ئىشتان ياكى بىرەر بويۇن تەرىپىدىن چىگىۋالغان پارچە ئەن رەخت بولۇپ، ئاشۇ كىيىمنىڭ ئۇزۇنلۇقى بەزىلەرنىڭ پاچىقىنىڭ يېرىمىغا كەلسە، بەزىلىرىنىڭ ھوشۇقىغىچە كېلەتتى. ئۇلار ئەۋرەتلىرىنىڭ ئېچىلىپ قېلىشىدىن ئەنسىرەپ قولى بىلەن كىيىمنى يىغىۋالاتتى. [بۇخارىدىن]

470/14 ـ وعنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الدُّنْيَا سِجْنُ المُؤْمِنِ وجنَّةُ الكَافِرِ» رواه مسلم.

**470/14** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دۇنيا مۆمىنگە زىنداندۇر، كاپىرغا جەننەتتۇر[1]». [مۇسلىمدىن]

**471/15** ـ وعن ابن عمر، رضي اللّه عنهما، قال: أَخَذَ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِمَنْكِبَيَّ، فقال: «كُنْ في الدُّنْيا كأَنَّكَ غريبٌ، أَوْ عَابِرُ سبيلٍ».

وَكَانَ ابنُ عمرَ، رضي اللّه عنهما، يقول: إِذَا أَمْسيْتَ، فَلا تَنْتَظِرِ الصَّباحَ وإِذَا أَصْبحْتَ، فَلا تنْتَظِرِ المَساءَ، وخُذْ منْ صِحَّتِكَ لمرضِكَ ومِنْ حياتِكَ لِموتكَ. رواه البخاري.

قالوا في شرح هذا الحديث معناه لا تَركَن إلى الدُّنْيَا ولا تَتَّخِذْهَا وَطَناً، ولا تُحدِّثْ نَفْسكَ بِطُول الْبقَاءِ فِيهَا، وَلا بالاعْتِنَاءِ بِهَا، ولا تَتَعَلَّقْ مِنْهَا إِلاَّ بِما يَتَعَلَّقُ به الْغَرِيبُ في غيْرِ وطَنِهِ، ولا تَشْتَغِلْ فِيهَا بِما لا يشتَغِلُ بِهِ الْغرِيبُ الَّذِي يُرِيدُ الذّهاب إلى أَهْلِهِ. وَبِاللَّهِ التَّوْفِيقُ.

**471/15** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۈرەمنى تۇتۇپ تۇرۇپ: «سەن دۇنيادا خۇددى مۇساپىردەك ياكى يولدىن ئۆتۈپ كېتىپ بارغان كىشىدەك بولغىن» دېدى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيتتى: ئەگەر كۈننى كەچ قىلساڭ، تاڭ ئېتىشىنى كۈتمىگىن، تاڭ ئاتقۇزساڭ، كەچ بولۇشىنى كۈتمىگىن، كېسەل بولۇپ قېلىشىڭدىن ئىلگىرى ساغلام ۋاقتىڭنى غەنىمەت بىل، ھايات ئۆلۈپ كېتىشىڭدىن ئىلگىرى ۋاقتىڭنى غەنىمەت بىل. [بۇخارىدىن]

**472/16** ـ وعن أَبي الْعبَّاس سَهْلِ بنِ سعْدٍ السَّاعديِّ، رضي اللّه عنه، قال: جاءَ رجُلٌ إلى النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: فقالَ: يا رسول اللّه دُلَّني عَلى عمَلٍ إِذا عَمِلْتُهُ أَحبَّني اللّه، وَأَحبَّني النَّاسُ، فقال: «ازْهَدْ في الدُّنيا يُحِبَّكَ اللّه، وَازْهَدْ فِيمَا عِنْدَ النَّاسِ يُحبَّكَ النَّاسُ» حديثٌ حسنٌ رواه ابن مَاجَه وغيره بأَسانيد حسنةٍ.

**472/16** ـ ئەبۇئابباس سەھل ئىبنى سەئد سائىدىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىركىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا الله مۇ ياخشى كۆرىدىغان، كىشىلەرمۇ ياخشى كۆرىدىغان بىرەر ئىشنى كۆرسىتىپ قويسىلا، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «دۇنياغا بېرىلمە، الله سېنى ياخشى كۆرىدۇ. كىشىلەرنىڭ نەرسىسىگە بېرىلمە، كىشىلەر سېنى ياخشى كۆرىدۇ» دېدى. [ئىبنى ماجەدىن]

**473/17** ـ وعن النُّعْمَانِ بنِ بَشيرٍ، رضيَ اللّه عنهما، قالَ: ذَكَر عُمَرُ بْنُ الخَطَّاب، رضي اللّه عنه، ما أَصاب النَّاسُ مِنَ الدُّنْيَا، فقال: لَقَدْ رَأَيْتُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَظَلُّ الْيَوْمَ يَلْتَوي ما يَجِدُ مِنَ الدَّقَلِ ما يمْلأُ بِهِ بطْنَهُ. رواه مسلم.

"الدَّقَلُ" بفتح الدال المهملة والقاف: رَدِئُ التَّمْرِ.

**473/17** ـ نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كىشىلەرنىڭ دۇنيالىقتىن ئېرىشكەن نەرسىلىرىنى تىلغا ئېلىپ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ

[1] بۇنىڭدىن مۆمىننىڭ ئاخىرەتتە ئېرىشىدىغان جەننىتى ئالدىدا دۇنيادىكى راھەت ـ پاراغەتمۇ خۇددى تۈرمىدەك جاپالىقتۇر. ئەمما كاپىرنىڭ ئاخىرەتتە چۈشىدىغان دوزىخى ئالدىدا دۇنيا ـ دۇنيانىڭ جاپا مۇشەققەتلىرىمۇ ئۇلار ئۈچۈن جەننەتتەك راھەتتۇر.

كۆن بويى ئاچ، قورسىقى تويغىدەك ناچار خورمىمۇ يوق، تولغىنىپ ئۆتكەنلىكىنى كۆرگەن ئىدىم، دېدى. [مۇسلىمدىن]

474/18 ـ وعن عائشةَ، رضي اللّه عنها، قالت: تُوفِّيَ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وما في بَيْتِي مِنْ شَيْءٍ يَأْكُلُهُ ذُو كَبِدٍ إلاَّ شَطْرُ شَعِيرٍ في رَفٍّ لي، فَأَكَلْتُ مِنْهُ حَتَّى طَال علَيَّ، فَكِلْتُهُ فَفَنِيَ. متفقٌ عليه.

"شَطْرُ شَعِيرٍ" أَيْ شَيْءٌ مِنْ شَعِيرٍ. كَذا فسَّرهُ التِّرمذيُّ.

474/18 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بولغان ۋاقىتتا، ئۆيۈمدە جان ئىگىسى يېگۈدەك بىرەر نەرسە يوق ئىدى. پەقەت تاختا بېشىدا ئازراق ئارپا قالغان بولۇپ، ئۇ مېنىڭ ئۇزۇنغىچە يېيىشىمگە يەتتى. ئازغىنا ئارپا نېمانچە تۈگىمەيدىغاندۇ، دەپ ئۇنى ئۆلچەپ بېقىۋېدىم، ئۇزاق ئۆتمەيلا ئارپا تۈگەپ كەتتى. [ئىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

475/19 ـ وعن عمرو بنِ الحارثِ أخي جُوَيْرِية بنْتِ الحَارثِ أُمِّ المُؤْمِنِينَ، رضي اللّه عنهما، قال: مَا تَرَكَ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، عِنْدَ مَوْتِهِ دِينَاراً وَلا دِرْهَماً، ولا عَبْداً، وَلا أَمَةً، وَلا شَيْئاً إلاَّ بَغْلَتَهُ الْبَيْضَاءَ الَّتي كَان يَرْكَبُهَا، وَسِلاحَهُ، وَأَرْضاً جَعَلَهَا لابْنِ السَّبِيلِ صَدَقَةً رواه البخاري.

475/19 ـ ئەمر ئىبنى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغان چاغدا، تىللا، كۈمۈش، قۇل ـ دېدەك قۇل قاتارلىق نەرسىلەردىن ھېچنېمە قالدۇرغان ئەمەس. پەقەت ئۇ ئۆزى مىنىدىغان بىر ئاق قېچىرىنى ۋە ئۆزىنىڭ ئۇرۇش قوراللىرى ۋە مۇساپىرلارغا سەدىقە قىلغان بىر پارچە زېمىننى قالدۇرغان ئىدى. [بۇخارىدىن]

476/20 ـ وعن خَبَّابِ بنِ الأَرَتِّ، رضي اللّه عنه، قال هَاجَرْنَا مَعَ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَلْتَمِسُ وَجهَ اللّه تعالى فَوَقَعَ أَجْرُنا عَلى اللّه، فَمِنَّا مَنْ مَاتَ وَلَمْ يأْكُلْ مِنْ أجرِهِ شَيْئاً. مِنْهُم مُصْعَبُ بن عُمَيْر، رضي اللّه عنه، قُتِلَ يَوْمَ أُحُدٍ، وتَرَكَ نَمِرَةً، فَكُنَّا إذَا غَطَّيْنا بها رَأْسَهُ، بَدَتْ رِجْلاهُ، وَإِذَا غَطَّيْنَا بِهَا رِجْلَيْهِ، بَدَا رَأْسُهُ، فَأَمَرَنا رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، أَنْ نُغَطِّيَ رَأْسَهُ، وَنَجْعَلَ عَلى رجْليهِ شَيْئاً مِنَ الإِذْخِرِ، ومِنَّا مَنْ أَيْنَعَتْ لَهُ ثَمَرَتُهُ. فَهُوَ يَهدِبُهَا، متفقٌ عليه.

«النَّمِرَةُ»: كسَاء مُلَوَّنٌ مِنْ صُوفٍ. وقوله: «أينَعَت» أَيْ: نَضَجَتْ وَأَدْرَكَتْ. وقوله: «يَهْدِبُهَا» هو بفتح الباءِ وضم الدال وكسرها. لُغَتَان. أَيْ: يَقْطِفُهَا وَيجْتَنِيهَا وَهَذِهِ اسْتِعَارَةٌ لمَا فَتَحَ اللّه تَعَالى عَلَيْهِمْ مِنَ الدُّنْيَا وَتَمَكَّنُوا فيهَا.

476/20 ـ خەبباب ئىبنى ئەرەت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز الله تائالانىڭ رازىلىقىنى تىلەپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ھىجرەت قىلدۇق، بىزنىڭ ئەجرىلىرىمىز الله نىڭ زىممىسىگە ئۆتتى. بىزدىن بەزى كىشىلەر ئۇز ئەجرىدىن ھېچنېمە يېيەلمەي ئۆلۈپ كەتتى. ئۇلاردىن بىرى بولغان مۇسئەب ئىبنى ئۇمەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇھۇد كۈنى ئۆلتۈرۈلگەندە بىر پارچە رەختنى قالدۇرغان ئىدى. بىز ئۇ رەخت بىلەن ئۇنىڭ بېشىنى يۆگىسەك پۇتى ئېچىلىپ قالاتتى، پۇتىنى يۆگىسەك بېشى ئېچىلىپ قالاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى ئۇنىڭ بېشىنى يۆگەشكە، پۇتىغا

ئىزخىر[1] يېپىپ نەرسە قويۇشقا بۇيرۇدى. بىزنىڭ ئىچىمىزدىن مېۋىلىرى پىشىپ ۋايىغا يەتكەن، ئۇنىڭ راھىتىنى سۈرۈۋاتقانلارمۇ بار. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

477/21 ـ وعن سَهْلِ بنِ سَعْد السَّاعديِّ، رضي اللَّه عنه، قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَوْ كَانَت الدُّنْيَا تَعْدِلُ عِنْدَ اللَّه جَنَاحَ بَعُوضَةٍ، مَا سَقَى كَافِراً منْها شَرْبَةَ مَاءٍ» رواه الترمذي. وقال حديث حسن صحيح.

477/21 ـ سەھل ئىبنى سەئد سائىدىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر دۇنيا الله نىڭ نەزىرىدە پاشىنىڭ قانىتىچىلىك ئېتىۋارغا ئېلىنغان بولسا، دۇنيادا كاپىرلارنى بىر يۇتۇم سۇ بىلەنمۇ سۇغارمىغان بولاتتى». [تىرمىزىدىن]

478/22 ـ وعن أبي هُرَيْرَة رضي الله عنه، قال: سمعتُ رسولَ الله صَلّى الله عَلَيْه وسَلم يقول: «ألا إنَّ الدُّنيا مَلْعُونَةٌ، مَلعون مَا فيها، إلا ذِكْرُ الله تعالى، ومَا وَالاه وَعالماً أَوْ مُتَعلماً».رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

478/22 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «بىلىڭلاركى، دۇنيانىڭ ھەقىقەتەن قىممىتى يوقتۇر، دۇنيادىكى نەرسىلەرنىڭمۇ قىممىتى يوقتۇر. پەقەت الله نى ياد ئېتىش، الله نىڭ زىكرىگە يانداشقان نەرسىلەر، ئالىم ۋە ئۆگەنگۈچىلەرلا بۇنىڭ سىرتىدا». [تىرمىزىدىن]

479/23 ـ وعن عَبْدِ اللَّه بنِ مسعودٍ، رضي اللَّه عنه، قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَتَّخِذُوا الضَّيْعَةَ فَتَرْغَبُوا في الدُّنْيا». رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

479/23 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كۆپ مال ـ مۈلۈك يىغىۋالماڭلار، بولمىسا دۇنياغا بېرىلىپ كېتىسىلەر» (يەنى جايىدا باشقۇرالمىساڭلار، ھالال جايغا ئىشلەتمىسەڭلار، ۋەيران بولىسىلەر).
[تىرمىزىدىن]

480/24 ـ وعن عبدِ اللَّه بنِ عمرو بنِ العاصِ رضي اللَّه عنهما، قال: مَرَّ عَلَيْنَا رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَنحنُ نُعالجُ خُصًّا لَنَا فقال: «ما هذا؟» فَقُلْنَا: قَدْ وَهِي، فَنَحْنُ نُصْلِحُه، فقال: «ما أَرَى الأَمْرَ إلاَّ أَعْجَلَ مِنْ ذلكَ».

رواه أبو داود، والترمذيُّ بإِسناد البخاريِّ ومسلم، وقال الترمذيُّ: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

480/24 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز قومۇشتىن ياسالغان ئۆيىمىزنى ئوڭشاۋاتقان ئىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ «بۇ نېمە ئىش؟» دېدى. بىز: ئۆي ئۆرۈلۈپ كېتەي دەپ قاپتۇ، ئۇنى ئوڭشاپ قويۇۋاتىمىز، دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن ئەجەلنى بۇنىڭدىنمۇ تېزراق كېلىپ قالامدىكىن، دەپ قارايمەن» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

[1] يۇراقلىق ئۆسۈملۈك.

481/25 ـ وعن كَعْبِ بنِ عِيَاضٍ، رضي اللَّه عنه، قال: سمعتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «إنَّ لِكُلِّ أُمَّةٍ فتنةً، فِتنَةُ أُمَّتي المَالُ» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

25\481 ـ كەئب ئىبنى ئىياز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ھەر قانداق ئۇممەتكە بىر پىتنە كېلىدۇ، مېنىڭ ئۇممىتىمنىڭ پىتنىسى مال ـ دۇنيادۇر» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم. [تىرمىزىدىن]

482/26 ـ وعن أبي عمرو، ويقالُ: أبو عبدِ اللَّه، ويقال: أبو لَيْلى عُثْمَانُ بنُ عَفَّانَ رضي اللَّه عنه، أنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لَيْسَ لابْنِ آدَمَ حَقٌّ في سِوى هَذِهِ الخِصَال: بَيْتٌ يَسْكُنُهُ، وَثَوْبٌ يُوَارِي عَوْرَتَهُ وَجِلْفُ الخُبز، وَالمَاءِ» رواه الترمذي وقال: حديث صحيح.

قال الترمذي: سمعتُ أَبَا داوُدَ سلَيمَانَ بنَ سَالِمٍ البَلْخِيَّ يقول: سَمِعْتُ النَّضْر بْنَ شُمَيْلٍ يقولُ: الجلفُ: الخُبزُ لَيْس مَعَهُ إِدَامٌ. وقَالَ: غيرُهُ: هُوَ غَلِيظُ الخُبْزِ. وقَالَ الرَّاوِي: المُرَادُ بِهِ هُنَا وِعَاءُ الخُبزِ، كالجَوَالِقِ وَالخُرْجِ، واللَّه أعلم.

482/26 ـ ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئادەم بالىسى ئۈچۈن ئولتۇرىدىغان ئۆيى، ئەۋرىتىنى ياپىدىغان كىيىمى، يەيدىغان نېنى ۋە ئىچىدىغان سۈيى بولسىلا، يەنە بولسىكەن دەيدىغانغا ھەققى يوق (ئىسلامغا ياخشى ئىشلارنى قىلىش ئۈچۈن ئۇمىد قىلغىنى بۇنىڭ سىرتىدا)». [تىرمىزىدىن]

483/27 ـ وعنْ عبْدِ اللَّه بنِ الشِّخِّيرِ بكسر الشين والخاءِ المشددةِ المعجمتين رضي اللَّه عنه، أنَّهُ قَالَ: أَتَيْتُ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وهُوَ يَقْرَأُ: ﴿أَلْهَاكُمُ التَّكَاثُرُ﴾ قال: «يَقُولُ ابنُ آدَمَ: مَالي، مَالي، وَهَل لَكَ يَا ابن آدمَ مِنْ مالِكَ إلاَّ مَا أَكَلت فَأَفْنيْتَ، أو لبِستَ فَأَبْلَيْتَ، أَوْ تَصَدَّقْتَ فَأَمْضَيْتَ؟» رواه مسلم.

483/27 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى شىخخىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: (سۈرە تەكاسۇرنى)[1] ئوقۇۋاتاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئادەم بالىسى: مېنىڭ مېلىم، مېنىڭ مېلىم، دەيدۇ. ئى ئىنسان! يەۋەت ئۇ ماللىرىڭنىڭ ئىچىدىن يەپ تۈگەتكىنىڭ ياكى كىيىپ چىرىتكىنىڭ ۋە ياكى سەدىقە بېرىپ (ئاخىرەت ئۈچۈن) ئەۋەتىۋالغىنىڭلار سېنىڭدۇر» دېدى. [مۇسلىمدىن]

484/28 ـ وعن عبدِ اللَّه بن مُغَفَّلٍ، رضي اللَّه عنه، قال: قال رجُلٌ للنَّبِيِّ صلى الله عليه وسلم: يارسولَ اللَّه، واللَّه إِنِّي لأُحِبُّكَ، فقال: «انْظُرْ ماذا تَقُولُ؟» قال: وَاللَّه إِنِّي لأُحِبُّكَ، ثَلاثَ مَرَّاتٍ، فقال: «إِنْ كُنْتَ تُحِبُّني فَأَعِدَّ لَلفقْرِ تِجْفافاً، فإِنَّ الفَقْرَ أَسْرَعُ إِلى من يُحِبُّني مِنَ السَّيْلِ إلى مُنْتَهَاهُ» رواه الترمذي وقال حديث حسن.

«التِّجْفَافُ» بكسرِ التاءِ المثناةِ فوقُ وإِسكان الجيم وبالفاءِ المكررة، وَهُوَ شَيْءٌ يَلْبِسُهُ الفَرسُ، لِيُتَّقَى بِهِ الأَذى، وَقَدْ يَلْبَسُهُ الإِنْسَانُ.

[1] تاكى قەبرىلەرنى زىيارەت قىلغىنىڭلارغا يەنى قەبرىلەرگە كۆمۈلگىنىڭلارغا قەدەر، پۇل ـ مال، باللار بىلەنپەخىرلەنمەك سىلەرنى غەپلەتتە قالدۇردى.

484/28 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مۇغەففەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن سىنى ياخشى كۆرىمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام : «بۇ سۆزۈڭنى چاغلاپ قىلدىڭمۇ؟» دېدى. ئۇ كىشى: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سىنى ياخشى كۆرىمەن، دېگەن سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر سەن مېنى ياخشى كۆرسەڭ كەمبەغەللىك تونىنى تەييارلا (بايلىقتا بېرىلمە)، شۈنىسى چوقۇمكى پېقىرلىق مېنى ياخشى كۆرگەن كىشىگە كەلكۈننىڭ تېزلىكىدىنمۇ بۇرۇنراق يېتىپ كېلىدۇ» دېدى. [تىرمىزىدىن]

485/29 ـ وعن كَعبِ بنِ مالكٍ، رضي اللّه عنه، قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَاذِئْبَانِ جَائعَانِ أُرْسِلا في غَنَم بأَفْسَدَ لَهَا مِنْ حِرْصِ المَرْءِ على المالِ وَالشرفِ لِدِينِهِ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

485/29 ـ كەئب ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر ئادەمنىڭ مالغا ۋە ئابرۇيغا بېرىلىپ كېتىشى، ئۇز دىنىنى بۇزۇشتا ئىككى ئاچ بۆرىنىڭ قويلار ئارىسىغا كىرىپ كەتكىنىدىنمۇ خەتەرلىكتۇر». [تىرمىزىدىن]

486/30 ـ وَعَنْ عَبْدِ الله بْنِ مَسْعُودٍ رَضِيَ الله عَنْهُ، قَالَ: نَامَ رسو الله صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ عَلى حَصِيْرٍ، فَقَامَ وَقَدْ أَثَّرَ فِيْ جَنْبِهِ. فَقُلْنَا: يَا رَسُولَ اللهِ لَو اتَّخَذْنَا لَكَ وِطَاًْ! فَقَالَ: «مَالِيْ وَلِلدُّنْيَا؟ مَا أَنَا فِيْ الدُّنْيَا إِلا كَرَاكِبٍ اسْتَظَلَّ تَحْتَ شَجَرَةٍ ثُمَّ رَاحَ وَ تَرَكَهَا» رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

486/30 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر بورىنىڭ ئۈستىدە ئۇخلىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئورنىدىن تۇرغاندا، ئۇنىڭ بىقىنلىرىغا بورىنىڭ ئىزلىرى چىقىپ كېتىپتۇ. بىز: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ساڭا كۆرپە قىلىپ بەرگەن بولساق، دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ماڭا دۇنيانىڭ كېرىكى يوق، مەن دۇنيادا پەقەت دەرەخنىڭ ئاستىدا سايىداپ (ئارام ئېلىپ)، ئاندىن ئۇنى تاشلاپ كەتكەن يولۇچىغا ئوخشاش ئادەممەن» دېدى. [تىرمىزىدىن]

487/31 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه، قال: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَدْخُلُ الفُقَراءُ الجَنَّةَ قَبْلَ الأَغْنِيَاءِ بِخَمْسِمائَةِ عَامٍ» رواه الترمذي وقال: حديث صحيح.

487/31 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كەمبەغەللەر بايلاردىن 500 يىل بۇرۇن جەننەتكە كىرىدۇ». [تىرمىزىدىن]

488/32 ـ وعن ابن عَبَّاسٍ، وعِمْرَانَ بن الحُصَيْن، رضي اللّه عنهم، عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «آطَّلَعْتُ في الجَنَّةِ فَرَأَيْت أَكْثَرَ أَهلِهَا الفُقَراءَ. وَاطَّلَعْتُ في النَّارِ فَرَأَيْتُ أَكْثَرَ أَهْلِهَا النِّساءَ» متفقٌ عليه. من رواية ابن عباس.

ورواه البخاري أيْضاً من روايةِ عِمْرَانَ بنِ الحُصَين..

488/32 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس ۋە ئىمران ئىبنى ھۇسەين رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملاردىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن جەننەتكە قاراپ، جەننەت ئەھلىنىڭ

كۆپىنچىسىنىڭ كەمبەغەللەر ئىكەنلىكىنى كۆردۈم. دوزاخقا قاراپ، دوزاخ ئەھلىنىڭ كۆپىنچىسىنىڭ ئاياللار ئىكەنلىكىنى كۆردۈم». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

489/33 - وعن أُسامةَ بنِ زيدٍ رضيَ اللّه عنهما، عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «قُمْتُ عَلى بَابِ الجَنَّةِ، فَكَانَ عَامَّةُ مَنْ دَخَلَهَا المَساكِينُ. وأَصحَابُ الجدِّ محبُوسُونَ، غَيْرَ أَنَّ أَصحَابَ النَّارِ قَد أُمِرَ بِهِمْ إلى النَّارِ» متفقٌ عليه.

و «الجَدُّ» الحَظُّ وَالغِنَى. وقد سبق بيان هذا الحديث في باب فضلِ الضَّعَفَةِ.

489/33 - ئۇسامە ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن جەننەتنىڭ ئىشىكىدە تۇردۇم . ئۇنىڭغا كىرگەن كىشىلەرنىڭ كۆپىنچىسى مىسكىنلەر ئىدى. دوزاخ ئەھلىلىرىدىن دوزاخقا بۇيرۇلغانلىرى ھېسابقا ئالمىغاندا، بايلىق ئىگىلىرى جەننەتكە لايىق بولسىمۇ، ئۇلار (جەننەتكە) مىسكىنلەردىن كېيىن كىرىشى ئۈچۈن توختىتىپ قويۇلۇپتۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

490/34 - وعن أبي هريرة، رضي اللّه عنه، عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «أَصْدَقُ كَلِمَةٍ قَالَهَا شَاعِرٌ كَلِمَةُ لَبِيدٍ: أَلا كُلُّ شيْءٍ ما خَلا اللهَ بَاطِلُ متفقٌ عليه.

490/34 - ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «شائىرلارنىڭ ئېيتقان سۆزىنىڭ ئەڭ توغرىسى لەبىدنىڭ مۇنۇ سۆزىدۇر، بىلىڭلاركى، الله رازىلىقى كۆزلەنمىگەن ھەر قانداق نەرسە بىكاردۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 56 - باب

## ئاچ - توق يۈرۈشنىڭ، قىيىن تۇرمۇشنىڭ، يېمەك - ئىچمەك، كىيىم - كېچەك ۋە باشقا ئىستىمال بۇيۇملىرىنى ئاز ئىشلىتىشنىڭ ۋە نەپسى - خاھىشىغا ئەگەشمەسلىكنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَخَلَفَ مِنْ بَعْدِهِمْ خَلْفٌ أَضَاعُوا الصَّلاةَ وَاتَّبَعُوا الشَّهَوَاتِ فَسَوْفَ يَلْقَوْنَ غَيّاً ،إِلاَّ مَنْ تَابَ وَآمَنَ وَعَمِلَ صَالِحاً فَأُولَئِكَ يَدْخُلُونَ الْجَنَّةَ وَلا يُظْلَمُونَ شَيْئاً﴾ ﴿ئۇلار كەتكەندىن كېيىن (ئۇلارنىڭ) ئورنىنى باسقان ئورۇنباسارلار، نامازنى تەرك ئەتتى، نەپسى خاھىشلىرىغا ئەگەشتى، ئۇلار (قىيامەتتە) گۇمراھلىقنىڭ جازاسىنى تارتىدۇ. تەۋبە قىلغان، ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار بۇنىڭدىن مۇستەسنا.ئەنە شۇلارجەننەتكە كىرىدۇ. ئۇلارنىڭ (ئەمەللىرىنىڭ ساۋابىدىن) ھېچ نەرسە كېمەيتىلمەيدۇ﴾[1] ﴿فَخَرَجَ عَلَى قَوْمِهِ فِي زِينَتِهِ قَالَ الَّذِينَ يُرِيدُونَ الْحَيَاةَ الدُّنْيَا يَا لَيْتَ لَنَا مِثْلَ مَا أُوتِيَ قَارُونُ إِنَّهُ لَذُو حَظٍّ عَظِيمٍ ،وَقَالَ الَّذِينَ أُوتُوا الْعِلْمَ وَيْلَكُمْ ثَوَابُ اللَّهِ خَيْرٌ لِمَنْ آمَنَ وَعَمِلَ صَالِحاً﴾ ﴿قارۇن ئۆز قەۋمىنىڭ ئالدىغا بارلىق زىننىتى بىلەن ھەشەمەتلىك ھالدا چىقتى ،دۇنيا تىرىكچىلىكىنى كۆزلەيدىغانلار: «كاشكى بىزگە قارۇنغا بېرىلگەن بايلىق بېرىلسىچۇ، ئۇ ھەقىقەتەن (دۇنيالىقتىن) چوڭ نېسىۋىگە ئىگە ئىكەن» دېدى. ئىلىملىك كىشىلەر: «ۋاي سىلەرگە! ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەل

[1] سۈرە مەريەم 59 ـــ 60 ـ ئايەتلەر.

قىلغان كىشىگە الله نىڭ ساۋابى ياخشىدۇر. ئۇ ساۋاب پەقەت سەۋر قىلغۇچىلارغا بېرىلىدۇ» دېدى﴾[1] ﴿ثُمَّ لَتُسْأَلُنَّ يَوْمَئِذٍ عَنِ النَّعِيمِ﴾ ﴿ئاندىن (دۇنيادا سىلەرگە بېرىلگەن) نېمەتلەردىن سوئال ـ سوراق قىلىنىسىلەر﴾[2] ﴿مَنْ كَانَ يُرِيدُ الْعَاجِلَةَ عَجَّلْنَا لَهُ فِيهَا مَا نَشَاءُ لِمَنْ نُرِيدُ ثُمَّ جَعَلْنَا لَهُ جَهَنَّمَ يَصْلاهَا مَذْمُوماً مَدْحُوراً﴾ ﴿بىز دۇنيانى كۆزلىگەنلەر ئىچىدە قالغان ئادەمگە (ئۇنىڭ خالىغىنى ئەمەس) بىزنىڭ خالىغىنىمىزنى بېرىمىز، ئاندىن ئۇنى (ئاخىرەتتە) جەھەننەم بىلەن جازالايمىز، جەھەننەمگە ئۇ خارلانغان، (الله نىڭ رەھمىتىدىن) قوغلانغان ھالدا كىرىدۇ﴾[3].

491/1 وعن عائشةَ، رضي اللَّه عنها، قالت: ما شَبعَ آلُ مُحمَّدٍ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِنْ خُبْزِ شَعِيرٍ يَوْمَيْنِ مُتَتَابِعَيْنِ حَتَّى قُبِضَ. متفقٌ عليه.

وفي رواية: مَا شَبِعَ آلُ مُحَمَّد صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مُنْذُ قَدِمَ الْمَدِينةَ مِنْ طَعامِ البرِّ ثَلاثَ لَيَال تِبَاعاً حَتَّى قُبِض.

**491/1** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلىسىدىكىلەر ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغۇچە ئۇدا ئىككى كۈن ئارپا نېنىغا تويۇپ باققان ئەمەس. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلىسى مەدىنىگە كەلگەندىن تارتىپ، ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغۇچە، ئۇدا ئۈچ كۈن بۇغداي تامىقىغا تويۇپ باققان ئەمەس، دېيىلگەن.

492/2 ـ وعن عُرْوَةَ عَنْ عائشة رضي اللَّه عنها، أَنَّهَا كَانَتْ تَقُولُ: وَاللَّه يا ابْنَ أُخْتِي إِنْ كُنَّا لَنَنْظُرُ إلى الهِلالِ ثمَّ الهِلالِ. ثُمَّ الهلالِ ثلاثةُ أَهِلَّةٍ في شَهْرَيْنِ. وَمَا أُوقِدَ في أَبْيَاتِ رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نارٌ قُلْتُ: يَا خَالَةُ فَمَا كَانَ يُعِيشُكُمْ؟ قالتْ: الأَسْوَدَانِ: التَّمْرُ وَالمَاءُ إِلاَّ أَنَّهُ قَدْ كَانَ لرسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم جِيرانٌ مِنَ الأَنْصَارِ. وَكَانَتْ لَهُمْ منائح وَكَانُوا يُرْسِلُونَ إلى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِنْ أَلبانها فَيَسْقِينَا. متفقٌ عليه.

**492/2** ـ ئۇرۋە دىن، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئى ھەمشىرەمنىڭ ئوغلى! بىز يېڭى ئايغا قارايتتۇق، ئاي ئۆتۈپ كېتەتتى، يەنە يېڭى بىر ئاي، ئاندىن يەنە بىر ئاي كۆتەتتۇق. ئىككى ئايدا ئۈچ قېتىم يېڭى ئاي چىققانلىقىنى كۆرەتتۇق ۋەھالەنكى، پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئۆيلىرىدە ئوت يېقىلىپ باقمايتتى، دېدى. مەن: ئى ھامما! سىلەر قانداق تۇرمۇش كەچۈرەتتىڭلار؟ دېدىم. ئۇ: ئىككى قارا نەرسە يەنى خورما ۋە سۇ بىلەن ئۆتەتتۇق، لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەنسار قوشنىلىرى بولۇپ ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ قوي ياكى تۆگىلىرىنىڭ سۈتىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەۋەتىپ تۇراتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ سۈتتىن بىزگىمۇ بېرەتتى، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

[1] سۈرە قەسەس 79 ــ 80 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە تەكاسۇر 8 ـ ئايەت.
[3] سۈرە ئىسرا 18 ـ ئايەت.

493/3 ـ وعن أبي سعيدٍ المقْبُريِّ عَنْ أبي هُريرةَ رضي اللّه عنه. أنه مَرَّ بِقوم بَيْنَ أيْديهِمْ شَاةٌ مَصْلِيةٌ. فَدَعَوْهُ فَأَبَى أنْ يَأْكُلَ، وقال: خَرج رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم من الدنيا ولمْ يشْبعْ مِنْ خُبْزِ الشَّعِيرِ. رواه البخاري.

"مَصْلِيَّةٌ" بفتحِ الميم: أيْ: مَشْوِيةٌ.

493/3 ـ ئەبۇسەئىد مەقبۇرىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەبۇھۇرەيرە كاۋاب قىلىنغان قوي گۆشتى يېمەكچى بولۇپ تۇرغان كىشىلەرنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتاتتى، كىشىلەر ئۇنى گۆش يېيىشكە چاقىردى. ئەبۇھۇرەيرە يېيىشكە ئۇنىماي: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۇنيادىن ئارپا نېنىغا تويماي ئۆتۈپ كەتكەن، دېدى. [بۇخارىدىن]

494/4 ـ وعن أنسٍ رضي اللّه عنه، قال: لمْ يأكُل النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم على خِوَانٍ حَتَّى مَات، وَمَا أكَلَ خُبزاً مرَقّقاً حَتَّى مَاتَ. رواه البخاري.

وفي روايةٍ له: وَلا رَأى شَاةً سَمِيطاً بِعَيْنِهِ قطُّ.

494/4 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مولراق داستىخاندىن بىرەر نەرسە يېمەي، ھەتتا يېيىتىپ پىشۇرۇلغان چوڭ نانمۇ يېمەي ئالەمدىن ئۆتكەن. [بۇخارىدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كاۋاب قىلىنغان قوي گۆشىنى ئۆزى كۆزى بىلەن كۆرمىگەن، دېيىلگەن.

495/5 ـ وعن النُّعمانِ بن بشيرٍ رضي اللّه عنهما قال: لقد رَأَيْتُ نَبِيَّكُمْ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وما يَجِدُ مِنْ الدَّقَلِ ما يَمْلأُ به بَطْنَهُ، رواه مسلم.

495/5 ـ نوئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبىرىڭلارنىڭ قورسىقى تويغىدەك ناچار خورمىنىمۇ تاپالماي يۈرگەنلىكىنى كۆرگەن ئىدىم. [مۇسلىمدىن]

496/6 ـ وعن سهل بن سعدٍ رضي اللّه عنه، قال: ما رَأى رُسولُ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم النّقيّ منْ حِينَ ابْتَعَثَهُ اللّه تعالى حتَّى قَبَضَهُ اللّه تعالى، فقيل لَهُ هَلْ كَانَ لَكُمْ في عهْد رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَنَاخلُ؟ قال: ما رأى رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مُنْخَلاً مِنْ حِينَ ابْتَعَثَهُ اللّه تَعَالَى حَتَّى قَبَضَهُ اللّه تعالى، فَقِيلَ لهُ: كَيْفَ كُنْتُمْ تَأْكُلُونَ الشَّعِيرَ غيرَ منْخُولٍ؟ قال: كُنَّا نَطْحُنَهُ ونَنْفُخُهُ، فَيَطيرُ ما طارَ، وما بَقِي ثَرَّيْنَاهُ. رواه البخاري.

قوله: «النَّقيّ»: هو بفتح النون وكسر القاف وتشديد الياءِ. وهُوَ الخُبْزُ الحُوَّارَى، وَهُوَ: الدَّرْمَكُ، قوله: «ثَرَّيْنَاهُ هُو بثاءٍ مُثَلَّثَةٍ، ثُمَّ رَاءٍ مُشَدَّدَةٍ، ثُمَّ ياءٍ مُثَنَّاةٍ مِنْ تحت ثُمَّ نون، أيْ: بَلَلْنَاهُ وعَجَنَّاهُ.

496/6 ـ سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام الله ئۇنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەندىن تارتىپ تاكى قەبزى روھ قىلغىچە، تاسقالغان يۇمشاق ئۇننىڭ نېنىنى كۆرۈپ باقمىدى. كىشىلەر سەھل ئىبنى سەئدكە: پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاقتىدا ئەلگەك بارمىتى؟ دېدى. ئۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام اللە ئۇنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەندىن تارتىپ تاكى قەبرى روھ قىلغىچە، ئەلگەك كۆرۈپ باقمىدى، دېدى. كىشىلەر ئۇنىڭغا: سىلەر ئارپا ئۇنىنى تاسقىماي قانداق يەيتتىڭلار؟ دېدى. ئۇ: بىز ئۇنى ئېزىپ ئاندىن پۈۋلەيتتۇق، ئۇچقىنى ئۇچۇپ كېتەتتى قالغانلىرىنى بولسا خېمىر قىلاتتۇق، دېدى. [بۇخارىدىن]

497/7 ـ وعن أبي هُريرةَ رضي اللّه عنه قال: خَرَجَ رَسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ذاتَ يَوْمٍ أَوْ لَيْلَةٍ، فَإِذا هُوَ بِأَبي بكْرٍ وعُمَرَ رضي اللّه عنهما، فقال: «ما أَخْرَجَكُمَا مِنْ بُيُوتِكُما هذِهِ السَّاعَةَ؟» قالا: الْجُوعُ يا رَسولَ اللّه.

قالَ: «وَأَنا، والَّذِي نَفْسِي بِيَدِهِ، لأَخْرَجَنِي الَّذِي أَخْرَجَكُما .قُوما» فقَاما مَعَهُ، فَأَتَى رَجُلاً مِنَ الأَنْصارِ، فَإِذَا هُوَ لَيْسَ في بيتهِ، فَلَمَّا رَأَتْهُ المَرْأَةُ قالَتْ: مَرْحَباً وَأَهْلاً. فقال لها رَسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَيْنَ فُلانٌ» قالَتْ: ذَهَبَ يَسْتَعْذِبُ لَنَا الماءَ، إِذْ جاءَ الأَنْصَارِيُّ، فَنَظَرَ إلى رَسُولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَصَاحِبَيْهِ، ثُمَّ قالَ: الحَمْدُ للّه، ما أَحَدٌ اليَوْمَ أَكْرَمَ أَضْيافاً مِنِّي فانْطَلَقَ فَجَاءَهُمْ بِعِذْقٍ فِيهِ بُسْرٌ وتَمْرٌ ورُطَبٌ، فقال: كُلُوا، وَأَخَذَ المُدْيَةَ، فقال لَهُ رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِيَّاكَ وَالحَلُوبَ» فَذَبَحَ لَهُمْ، فَأَكلُوا مِنَ الشَّاةِ وَمِنْ ذلكَ العِذْقِ وشَرِبُوا. فلمَّا أَنْ شَبِعُوا وَرَوُوا قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لأَبي بكرٍ وعُمَرَ رضي اللّه عنهما: «وَالَّذِي نَفْسِي بِيَدِهِ، لَتُسْأَلُنَّ عَنْ هذَا النَّعيمِ يَوْمَ القِيامَةِ، أَخْرَجَكُمْ مِنْ بُيُوتِكُمُ الجُوعُ، ثُمَّ لَمْ تَرْجِعُوا حَتَّى أَصَابَكُمْ هذا النَّعِيمُ» رواه مسلم.

قَوْلُها: «يَسْتَعْذِبُ» أَيْ: يَطْلُبُ الماءَ العَذْبَ، وهُوَ الطَّيبُ. و «العِذْقُ» بكسر العين وإسكان الذال المعجمة: وَهُو الكِباسَةُ، وهِيَ الغُصْنُ. و «المُدْيَةُ» بضم الميم وكسرِها: هي السِّكِّينُ. و «الحَلُوبُ» ذاتُ اللبَن. وَالسؤالُ عَنْ هذا النعيم سُؤالُ تَعديد النِّعَم لا سُؤالُ توْبيخٍ وتَعْذِيبٍ. واللَّهُ أَعْلَمُ وهذا الأنصارِيُّ الَّذِي أَتَوْهُ هُوَ أَبُو الهَيْثَمِ بنُ التَّيِّهانِ رضي اللّه عنه، كَذا جاءَ مُبَيناً في روايةِ الترمذي وغيره.

497/7 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىركۈنى ياكى كېچىسى سىرتقا چىقتى. شۇ ۋاقىتتا ئەبۇبەكرى ۋە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالارمۇ چىققان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ ۋاقىتتا ئىككىڭلارنىڭ ئۆيدىن چىقىشىڭلارغا نېمە سەۋەب بولدى؟» دېدى. ئۇ ئىككەيلەن: ئاچلىق، ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «جېنىم ئىلكىدە بولغان زات اللە بىلەن قەسەمكى، مەنمۇ شۇ سەۋەب بىلەن چىقتىم، مەن بىلەن يۈرۈڭلار» دېدى. ئۇ ئىككىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ئەنسارىلاردىن بىر كىشىنىڭ ئۆيىگە باردى. ئۇ ۋاقىتتا ئۇ كىشى ئۆيىدە يوق ئىدى. ئۇكىشىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئايالى كۆرۈپ: خۇش كەپسىز، قارشى ئالىمىز، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئايالغا: «پالانى قەيەردە؟» دېدى. ئۇ ئايال: بىزگە تاتلىق سۇ ئالغىلى كەتتى، دېدى. شۇ ۋاقىتتا ئەنسارى كەلدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرىغا قاراپ: اللە غا شۈكرى! بۈگۈنكى كۈندە مېنىڭ مېھمانلىرىمدىنمۇ ھۆرمەتلىك مېھمىنى بار كىشى بولماس دېدى ـ دە، ئۇلارنىڭ ئالدىغا بەزىسى پىشقان، بەزىسى توك ۋە بەزىسى پىششىپ قاق بولۇپ كەتكەن بىر شاخ خورما ئېلىپ كەلدى، ئاندىن: يەڭلار! دېدى ۋە قولىغا پىچاق ئالدى. پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «ساغلىقىنى ئۆلتۈرمە» دېدى. ئۇلارغا بىر قوي سويدى. ئۇلار قوينىڭ گۆشىدىن ۋە خورمىلاردىن يېدى ۋە ئىچتى. ئۇلار تويغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەبۇبەكرى ۋە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالارغا: جېنىم ئىلكىدە بولغان زات الله بىلەن قەسەمكى، سىلەر قىيامەت كۈنى مۇشۇ نېمەتتىن سورىلىسىلەر، ئاچ قورساقلىق سىلەرنى ئۆيۈڭلاردىن چىقارغان ئىدى. ئاندىن سىلەر بۇ نېمەتكە ئېرىشكەندىن كېيىن قايتىڭلار» دېدى. [مۇسلىمدىن]

498/8 ـ وعن خالدِ بنِ عُمَرَ العَدَوِيِّ قال: خَطَبَنَا عُتْبَةُ بنُ غَزْوانَ، وكانَ أَمِيراً عَلى البَصْرَةِ، فَحمِدَ اللَّه وأَثْنى عليْهِ، ثُمَّ قَالَ: أَمَا بعْدُ، فَإِنَّ الدُّنْيَا قد آذَنَتْ بصُرْمٍ، وولَّتْ حذَّاءَ، وَلَمْ يَبْقَ منها إِلاَّ صُبَابَةٌ كَصُبابةِ الإِناءِ يتصابُّها صاحِبُها، وإِنَكُمْ مُنْتَقِلُونَ مِنْها إلى دارٍ لا زَوالَ لهَا، فانْتَقِلُوا بِخَيْرِ ما بِحَضْرَتِكُم فَإِنَّهُ قَدْ ذُكِرَ لَنا أَنَّ الحَجَرَ يُلْقَى مِنْ شَفِيرِ جَهَنَّمَ فَيهْوى فِيهَا سَبْعِينَ عاماً لا يُدْرِكُ لَها قَعْراً، واللَّهِ لَتُمْلأَنَّ.. أَفَعَجِبْتُمْ؟ ولَقَدْ ذُكِرَ لَنَا أَنَّ ما بَيْنَ مِصْراعَيْنِ مِنْ مَصاريعِ الجَنَّةِ مَسيرةَ أَرْبَعِينَ عاماً، وَلَيَأْتِيَنَّ عَلَيها يَوْمٌ وهُوَ كَظِيظٌ مِنَ الزِّحامِ، وَلَقَدْ رأَيْتُني سابعَ سبْعَةٍ مَعَ رَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مالَنا طَعامٌ إِلاَّ وَرَقُ الشَّجَرِ، حتى قَرِحَتْ أَشْداقُنا، فالْتَقَطْتُ بُرْدَةً فشَقَقْتُها بيْني وَبَيْنَ سَعْدِ بنِ مالكٍ فَاتَّزَرْتُ بنِصْفِها، وَاتَّزَر سَعْدٌ بِنِصفِها، فَمَا أَصْبَحَ اليَوْمَ مِنَّا أَحَدٌ إِلاَّ أَصْبَحَ أَمِيراً عَلى مِصْرٍ مِنْ الأَمْصَارِ. وإِنِي أَعُوذُ باللَّهِ أَنْ أَكْونَ في نَفْسي عَظِيماً. وعِنْدَ اللَّهِ صَغِيراً. رواهُ مسلم.

قوله: «آذَنَتْ» هُوَ بَمدِّ الأَلِفِ، أَيْ: أَعْلَمَتْ. وقوله: «بِصُرْمٍ»: هو بضم الصاد. أي: بانْقطاعِها وَفَنائِها. وقوله «وولَّتْ حَذَّاءَ» هو بحاءٍ مهملةٍ مفتوحةٍ، ثُمَّ ذال معجمة مشدَّدة، ثُمَّ أَلف ممدودَة. أَيْ: سَرِيعَة وَ «الصُّبابةُ» بضم الصاد المهملة: وهِي البقِيَّةُ اليَسِيرَةُ. وقولُهُ: «يَتَصابُّها» هو بتشديد الباءِ قبل الهاء. أَيْ: يجْمَعُها. و الكَظِيظُ: الكثيرُ المُمْتَلِئُ. وقوله: «قَرِحَتْ» هو بفتحِ القاف وكسر الراءِ، أَيْ: صارَتْ فِيهَا قُرُوحٌ.

498/8 ـ خالىد ئىبنى ئۇمەر ئەدەۋىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇتبە ئىبنى غەزۋان بەسرىگە ۋالىي بولغان ۋاقتىدا الله غا ھەمدۇسانا ئېيتقاندىن كېيىن، بىزگە تۆۋەندىكىلەرنى سۆزلەپ بەرگەن ئىدى: دۇنيا ئاخىرلىشىشقا قاراپ ناھايىتى تېز سۈرئەتتە كېتىۋاتماقتا. دۇنيانىڭ كىچىككىنە قاچىدا قېلىپ قالغان تاماق قالدۇقلىرىغا ئوخشاش ۋاقىت قالدى، سىلەر بۇ دۇنيادىن مەڭگۈ ئاخىرلاشمايدىغان يەنە بىر دۇنياغا يۆتكىلىسىلەر، سىلەر ئالدىڭلاردا بار نەرسىلەرنىڭ ياخشىلىرى بىلەن يۆتكىلىڭلار، بىزگە شۇنداق بايان قىلىپ بېرىلگەنكى، جەھەننەمنىڭ ئۈستىدىن بىر تاش تاشلانسا 70 يىلمۇ تېگىگە يېتەلمەيدۇ، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى (جەھەننەم) توشقۇزۇلىدۇ، سۆزۈمدىن ئەجەپلىنىۋاتامسىلەر؟! بىزگە يەنە شۇنداق بايان قىلىنغانكى، جەننەتنىڭ دەرۋازىلىرىنىڭ ئىككى كىشىنىڭ ئارىلىقى 40 يىللىق مۇساپىدۇر. جەزمەنكى، جەننەتكە كىرىدىغان كىشىلەرنىڭ كۆپلۈكىدىن جەننەتنىڭ ئىشىكى تار كېلىپ قالىدىغان بىر كۈن كېلىدۇ. ئەينى چاغدا، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە بولغان يەتتە كىشىنىڭ بىرى ئىدىم. بىزلەرگە يېگۈدەك تائام يوق بولغاچقا دەرەخنىڭ يوپۇرماقلىرىنى يېگەنلىكتىن جاۋغايلىرىمىز يېرىلىپ كەتكەن ئىدى. مەن بىر تونغا تېپىۋېلىپ ئۇنى يىرتىپ بىر پارچىسىنى مەن، يەنە بىر بۆلىكىنى سەئد ئىبنى مالىك ئىشتان قىلىپ كىيىۋالدۇق.

بۇگۈنكى كۈندە بولسا ھەربىرىمىز بىردىن شەھەرگە ۋالىي بولدۇق، جەزمەنكى، مەن ئۆز نەزىرىمدە چوڭ، الله نىڭ نەزىرىدە ئەرزىمەس ئادەم بولۇپ قېلىشتىن الله نىڭ نامى بىلەن پاناھ تىلەيمەن، دېدى. [مۇسلىمدىن]

499/9 ـ وعن أبي موسى الأَشْعَرِيِّ رضي اللَّهُ عنه قال: أَخْرَجَتْ لَنا عائِشَةُ رضي اللَّهُ عنها كِساء وَإِزاراً غَلِيظاً قالَتْ: قُبِضَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في هذين. متفقٌ عليه.

499/9 ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا بىزگە ناھايىتى يىرىك رەختتىن تىكىلگەن ئىشتان ۋە كۆينەك ئېلىپ چىقىپ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات تاپقاندا، مۇشۇ كىيىم ئۇچىسىدا ئىدى دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

500/10 ـ وعنْ سَعد بن أبي وَقَّاص. رضيَ اللَّه عنه قال: إِنِّي لأَوَّلُ العَربِ رَمَى بِسَهْمٍ في سَبِيلِ اللَّهِ، وَلَقَدْ كُنا نَغْزُو مَعَ رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ما لَنا طَعَامٌ إِلاَّ وَرَقُ الحُبْلَةِ. وَهذا السَّمُرُ. حَتى إِنْ كانَ أَحَدُنا لَيَضَعُ كما تَضَعُ الشاةُ مالَهُ خَلْطٌ. متفقٌ عليه.

"الحُبْلَةِ" بضم الحاءِ المهملة وإِسكانِ الباءِ الموحدةِ: وهي والسَّمُرُ، نَوْعانِ مَعْروفانِ مِنْ شَجَرِ البَادِيَةِ.

500/10 ـ سەئد ئىبنى ئەبۇۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن الله يولىدا ئوق ئاتقان ئەرەبلەرنىڭ تۇنجىسى بولىمەن، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇرۇشلارغا چىققاندا، تائاملىرىمىز يوق ئىدى، يەيدىغىنىمىز پەقەت جاڭگالدىكى تىكەنلىك دەرەخلەرنىڭ مېۋىلىرى ۋە يوپۇرماقلىرى ئىدى، ھەتتا بىز تەرەت قىلساق، ئۈچمىز قىتىپ كەتكەنلىكىدىن، قوينىڭ مايافلىرىغا ئوخشاش تەرەت قىلاتتۇق. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

501/11 ـ وعن أبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عنه. قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اللَّهُمَّ اجْعَلْ رِزْقَ آلِ مُحَمَّدٍ قُوتاً» متفقٌ عليه.

قال أَهْلُ اللُّغَةِ والْغَرِيبِ: معْنَى «قُوتاً» أَيْ مَا يَسدُّ الرَّمَقَ.

501/11 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى الله! مۇھەممەدنىڭ ئائىلىسىنىڭ رىزقىنى ئاچ قالمىغىدەك قىلىپ بەرگىن» دەيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

502/12 ـ وعن أبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عنه قال: واللَّه الذي لا إِلهَ إِلاَّ هُوَ، إِنْ كُنْتُ لأَعتَمِدُ بِكَبِدِي على الأَرْضِ مِنَ الجُوعِ، وإِنْ كُنْتُ لأَشُدُّ الحجَرَ على بَطْني منَ الجُوعِ. وَلَقَدْ قَعَدْتُ يوْماً على طَرِيقهِمُ الذي يَخْرُجُونَ مِنْهُ، فَمرَّ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَتَبَسَّمَ حِينَ رَآني، وعَرَفَ ما في وجْهي ومَا في نَفْسِي، ثُمَّ قال: «أَباهِرٍّ» قلتُ: لَبَّيْكَ يا رسولَ اللَّه، قال: «الحَقْ» ومَضَى، فَاتَّبَعْتُهُ، فدَخَلَ فَاسْتَأْذَنَ، فَأُذِنَ لي فدَخَلْتُ،فوَجَدَ لَبَناًفي قَدحٍ فقال: «مِنْ أَيْنَ هذَا اللَّبَنُ؟» قالوا: أَهْداهُ لَكَ فُلانٌ أَو فُلانة قال: «أَبا هِرٍّ» قلتُ: لَبَّيْكَ يا رسول اللَّه، قال: «الحق إِلى أَهْل الصُّفَّةِ فادْعُهُمْ لي». قال: وأَهْلُ الصُّفَّةِ أَضيَافُ الإِسْلام، لا يَأْوُون عَلى أَهْلٍ، ولا مَالٍ، ولا على أَحَدٍ، وكانَ إِذَا أَتَتْهُ صدقَةٌ بَعَثَ بِهَا إِلَيْهِمْ. ولَمْ يَتَنَاوَلْ مِنْهَا شَيْئاً، وإِذَا أَتَتْهُ هديَّةٌ أَرْسلَ إِلَيْهِمْ

وأَصَابَ مِنْهَا وَأَشْرَكَهُمْ فيها، فسَاءَني ذلكَ فَقُلْتُ: وما هذَا اللَّبَنُ في أَهْلِ الصُّفَّةِ؟ كُنْتَ أَحَقَّ أن أُصِيب منْ هذا اللَّبَنِ شَرْبَةً أَتَقَوَّى بِهَا، فَإِذا جاءُوا أَمَرني، فكُنْتُ أنا أُعْطِيهِمْ، وما عَسَى أن يبْلُغَني منْ هذا اللَّبَنِ، ولمْ يَكُنْ منْ طَاعَةِ اللَّه وطَاعَةِ رسوله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بدٌّ. فأَتيتُهُم فدَعَوْتُهُمْ، فأَقْبَلُوا واسْتَأْذَنوا، فَأَذِنَ لهُمْ وَأَخَذُوا مَجَالِسَهُمْ مِنَ الْبَيْتِ قال: «يا أَبا هِرّ» قلتُ: لَبَّيْكَ يا رسولَ اللَّه، قال: «خذْ فَأَعْطِهِمْ» قال: فَأَخَذْتُ الْقَدَحَ فَجَعَلْت أُعْطِيهِ الرَّجُلَ فيَشْرَبُ حَتَّى يَرْوَى، ثُمَّ يردُّ عليَّ الْقَدَحَ، فَأُعطيهِ الآخرَ فَيَشْرَبُ حَتَّى يروَى، ثُمَّ يَرُدُّ عَليَّ الْقَدحَ، حتَّى انْتَهَيتُ إِلى النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وَقَدْ رَوِيَ الْقَوْمُ كُلُّهُمْ، فَأَخَذَ الْقَدَحَ فَوَضَعَهُ على يَدِهِ، فَنَظَرَ إِلَيَّ فَتَبَسَّمَ، فقال: «أَبا هِرّ» قلتُ: لَبَّيْكَ يا رسول اللَّه قال: «بَقِيتُ أَنَا وَأَنْتَ» قلتُ صَدَقْتَ يا رسولَ اللَّه، قال: «اقْعُدْ فَاشْرَبْ» فَقَعَدْتُ فَشَرَبْتُ: فقال: «اشربْ» فشَربْت، فما زال يَقُولُ: «اشْرَبْ» حَتَّى قُلْتُ: لا وَالَّذِي بعثكَ بالحَقِّ ما أَجِدُ لَهُ مسْلَكاً، قال: «فَأَرِني» فأَعطيْتُهُ الْقَدَحَ، فحمِدَ اللَّه تعالى، وَسمَّى وَشَرِبَ»الفَضَلَةَ»رواه البخاري.

**502/12** - ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا ھېچقانداق ئىلاھ بولمىغان زات الله بىلەن قەسەمكى، مەن ئاچلىقتىن مەيدەمنى يەرگە يېقىپ يېتىپ قالاتتىم ۋە ئاچلىقتىن قورسىقىمغا تاشلارنى تاڭاتتىم. بىر كۈنى كىشىلەر ماڭىدىغان يولدا ئولتۇرۇپ قالدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېلىپ مېنى كۆرۈپ كۈلۈمسىرىدى ۋە مېنىڭ ھالىمنى چۈشەندى، ئاندىن: «ئى ئەبۇھۇرەيرە!» دېدى. مەن: خوش، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن بىلەن بىللە ماڭغىن» دېدى. مەن ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ماڭدىم . ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيىگە كىرىشكە ئىجازەت سورىدى، ئاندىن ماڭا رۇخسەت بەردى. بىز ئۆيگە كىرگەندە، بىر قاچا سۈتنى كۆرۈپ: «بۇ قەيەردىن كەلگەن سۈت؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: پالانى كىشى ياكى پالانى ئايال ساڭا ھەدىيە قىلىپتۇ، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئەبۇھۇرەيرە!» دېدى. مەن: خوش، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن ئەھلى سۇففەگە بېرىپ ئۇلارنى چاقىرىپ كەلگىن» دېدى. ئەھلى سۇففە[1] ئىسلامنىڭ مېھمانلىرىدۇر. ئۇلارنىڭ تايىنىدىغان ئەھلى، مېلى ۋە ھېچقانداق يېقىن كىشىسى يوق ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىرەر سەدىقە كەلسە ھېچ بىر نەرسىنى تۇتۇپ قالماي ئۇلارغا ئەۋەتىپ بېرەتتى. ئەگەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھەدىيە كەلسە ئۇلارغا ئەۋەتىپ بېرەتتى ۋە ئۇ ھەدىيەدىن ئۆزىمۇ ئالاتتى ۋەھەدىيەدىن ئۆزىمۇ ئالغان قىسمىغا ئۇلارنىمۇ شېرىك قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلارنى چاقىرىپ كېلىشكە بۇيرۇغىنى ماڭا ياقمىدى. مەن كۆڭلۈمدە: بۇ سۈت ئەھلى سۇففەگە نىسبەتەن قانچىلىك نېمىتى؟ بۇ سۈتنى ئىچىپ ماغدۇرۇمغا كېلىۋېلىشقا مەن بەك لايىق ئىدىم. ئەگەر ئۇلار كەلسە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۈتنى تەقسىم قىلىشقا مېنى بۇيرۇيدۇ. مەن ئۇلارغا سۈتنى تەقسىم قىلىپ بەرسەم بۇ سۈتنىڭ ماڭا يەتمەسلىكى تۇرغانلا گەپ. الله ۋە الله نىڭ رەسۇلىغا بويى سۇنماي نېمە ئامال؟ دېگەنلەرنى ئويلىغاچ ئەھلى سۇففەنىڭ قېشىغا بېرىپ، ئۇلارنى چاقىرىپ كەلدىم. ئۇلارنىڭ كىرىشكە ئىزنى بېرىلگەندىن كېيىن، ئۇلار ئۆيدىن ئورۇن

[1] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دەۋرىدە بىر تۈركۈم ئىگە – چاقىسىز كىشىلەر بار ئىدى. ئۇلار دائىم مەسچىتنىڭ سۇپىسىدا ئولتۇراتتى، شۇڭا ئۇلار ”ئەھلى سۇففە“ دەپ ئاتالدى.

ئېلىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئەبۇھۇرەيرە!» دېدى. مەن: خوش، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ سۈتنى ئۇلارغا بەرگىن» دېدى. مەن قاچىنى كىشىلەر ئارىسىدا ئايلاندۇرغىلى تۇردۇم، مەن قاچىنى بىر كىشىگە بەردىم. ئۇ قانغىچە ئىچتى، ئاندىن ئۇ ماڭا قايتۇرۇپ بەردى. ئۇنى يەنە بىركىشىگە بەردىم. ئۇمۇ قانغىچە ئىچتى، ئاندىن ئۇماڭا قايتۇرۇپ بەردى. ئۇنى يەنە بىر كىشىگە بەردىم. ئۇمۇ قانغىچە ئىچتى، ئاندىن ئۇ ماڭا قايتۇرۇپ بەردى. ئاخىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا كېلىپ توختىدىم. كىشىلەرنىڭ ھەممىسى سۈتكە قانغان ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچىنى قولىغا ئېلىپ، ماڭا قاراپ كۈلۈمسىرەپ «ئى ئەبۇھۇرەيرە!» دېدى. مەن: خوش، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! - دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «سۈت ئىچمىگەن ئىككىمىزلا قاپتىمىز» دېدى. مەن: ھەئە شۇنداق ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئولتۇر، ئىچكىن» دېدى. مەن ئولتۇرۇپ ئىچتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يەنە ئىچكىن» دېدى. مەن يەنە ئىچتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يەنە ئىچكىن» دەۋەردى. مەن ئاخىرى سېنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئىچكىدەك يېرىم قالمىدى، دېۋىدىم.: «ئۇنداق بولسا قاچىنى ماڭا بەرگىن دېدى. مەن قاچىنى بەردىم. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام اللەغا ھەمدى ئېيتىپ، بسم الله دەپ سۈتنىڭ قېلىپ قالغىنىنى ئىچتى. [بۇخارىدىن]

503/13 - وعن مُحَمَّدِ بنِ سِيرينَ عن أبي هريرةَ، رضي اللَّه عنه، قال: لَقَدْ رأَيْتُني وإِنِّي لأَخِرُّ فِيما بَيْنَ مِنْبَرِ رسولِ اللَّه صلى الله عليه وسلم إلى حُجْرَةِ عائِشَةَ رضي اللَّه عنها مَغْشِيّاً عَلَيَّ، فَيجيءُ الجَائي، فيَضَعُ رِجْلَهُ عَلى عُنُقِي، وَيرَى أَنِّي مَجْنونٌ وما بي مِن جُنُونٍ، وما بي إِلاَّ الجُوعُ. رواه البخاري.

**503/13** - مۇھەممەد ئىبنى سىيرىن ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنبىرىدىن ئائىشەنىڭ ئۆيىگىچە بولغان ئارىلىقتا ھوشسىزلىنىپ يىقىلىپ چۈشتۇم، بىرسى كېلىپ تۇتقاق كېسىلى تۇتقان ئوخشايدۇ دەپ ئويلاپ پۇتىنى گەدىنىمگە قويىدى. ئەمەلىيەتتە مېنى تۇتقاق كېسىلى تۇتقان بولماستىن ئاچلىقتىن ھوشۇمدىن كەتكەن ئىدىم. [بۇخارىدىن]

504/14 - وعن عائشةَ، رضيَ اللَّه عنها، قَالَتْ: تُوُفِّيَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ودِرْعُهُ مرْهُونَةٌ عِند يهودِيٍّ في ثَلاثِينَ صاعاً منْ شَعِيرٍ. متفقٌ عليه.

**504/14** - ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندا ئۇنىڭ ئۇرۇش كىيىمى ئوتتۇز كۈرە ئارپا ئۆچۈن بىر يەھۇدىينىڭ قېشىدا گۆرەدە ئىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

505/15 - وعن أَنس رضي اللَّه عنه قال: رَهَنَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم دِرْعَهُ بِشَعِيرٍ، ومشيتُ إِلى النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِخُبْزِ شعيرٍ، وَإِهَالَةٍ سَنِخَةٍ، وَلَقَدْ سمِعْتُهُ يقُولُ: «ما أَصْبحَ لآلِ مُحَمَّدٍ صاعٌ ولا أَمْسَى وَإِنَّهُم لَتِسْعَةُ أَبْيَاتٍ»رواه البخاري.

**505/15** - ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جەڭ كىيىمىنى ئارپا ئۈچۈن گۆرۈگە قويۇپ قويىدى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بىر تال ئارپا نېنى بىلەن ئېرىتىلگەن ياغ ئېلىپ كەلدىم، ئۇنىڭ «مۇھەممەدنىڭ

ئائىلىسىدىكىلەر بىر سا ئاشلىقنى ساقلاپ تاڭا ئاتقۇزغان ياكى كۈن كەچ قىلغان ئەمەس» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. ئۇلار توققۇز ئۆيلۈك كىشىلەر ئىدى. [بۇخارىدىن]

506/16 ـ وعن أبي هُرَيْرَةَ رضي اللّه عنه، قال: لَقدْ رَأَيْتُ سبْعِينَ مِنْ أَهْلِ الصُّفَّةِ، ما مِنْهُم رَجلٌ عَلَيهِ رِدَاء، إِمَّا إِزارٌ وإِمَّا كِساءٌ، قَدْ ربطُوا في أَعْنَاقِهِم فمِنهَا ما يَبْلُغُ نِصفَ السَّاقيْنِ، وَمِنهَا ما يَبلُغُ الكَعْبَيْنِ، فيجمعُهُ بِيَدِهِ كَراهِيَةَ أَن تُرَى عَوْرَتُهُ. رواه البخاري.

506/16 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن ئەھلى سۇففەدىن 70 كىشىنى كۆردۈم، ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئۈچىسىغا تون كىيگەن بىرەر كىشى يوق ئىدى. ئۇلارنىڭ ئۈچىسىدىكى كىيىمى پەقەت بىرلا ئىشتان ياكى بويۇن تەرىپىدىن چىگىۋالغان بىر پارچە ئەن رەخت بولۇپ، ئاشۇ كىيىمنىڭ ئۇزۇنلۇقى بەزىلەرنىڭ پاچىقىنىڭ يېرىمىغا كەلسە بەزىلىرىنىڭ ھوشۇقىغىچە كېلەتتى. ئۇلار ئەۋرەتلىرىنىڭ ئېچىلىپ قېلىشىدىن ئەنسىرەپ قولى بىلەن كىيىمنى يىغىۋالاتتى. [بۇخارىدىن]

507/17 ـ وعن عائشةَ رضي اللّه عنها قالت: كَانَ فِرَاشُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِن أَدَمٍ حشْوُهُ لِيف. [رواه البخاري].

507/17 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆرپىسى خورما دەرىخىنىڭ قوۋزاقلىرى تىقىلغان تېرە ئىدى. [بۇخارىدىن]

508/18 ـ وعن ابن عمر رضي اللّه عنهما قال: كُنَّا جُلُوساً مَعَ رسولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذْ جاءَ رَجُلٌ مِن الأَنْصارِ، فسلَّم علَيهِ، ثُمَّ أَدبرَ الأَنْصَارِيُّ، فقال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَا أَخَا الأَنْصَارِ، كَيْفَ أَخِي سعْدُ بنُ عُبادةَ؟» فقال: صَالحٌ، فقال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ يعُودُهُ مِنْكُمْ؟» فَقامَ وقُمْنا مَعَهُ، ونَحْنُ بضْعَةَ عشرَ ما علَينَا نِعالٌ وَلا خِفَافٌ، وَلا قَلانِسُ، ولا قُمُصٌ نمْشي في تلكَ السِّبَاخِ، حَتَّى جِئْنَاهُ، فاسْتَأْخَرَ قَوْمُهُ مِنْ حوله حتَّى دنَا رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَأَصْحابُهُ الّذِين مَعهُ. [رواه مسلم.

508/18 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە ئولتۇرغان ئىدۇق، ئەنسارىلاردىن بىركىشى كېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سالام بېرىپ ئاندىن كەينىگە ياندى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى! ئەنسارىنىڭ قېرىندىشى! مېنىڭ قېرىندىشىم سەئد ئىبنى ئۇبادە قانداقراق؟» دېدى. ئۇ كىشى: ياخشى، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قايسىڭلار ئۇنى يوقلاشقا بارىسىلەر؟» دېدى ـ دە، ئورنىدىن تۇردى، بىزمۇ ئورنىمىزدىن تۇردۇق، بىز ئون نەچچە ئادەم ئىدۇق، بىز شۇ شورلۇقتا ماڭغان ۋاقتىمىزدا بىزنىڭ نە كەش، نە ئۆتۈك، نە باش كىيىمىمىز، نە كۆينىكىمىز يوق ئىدى. بىز شۇ ماڭغانچە ئۇنىڭكىگە باردۇق. ئۇنىڭ جامائەتلىرى ئۇنىڭ ئەتراپىدىن قوزغىلىپ ئورۇن بوشاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرى ئۇنىڭغا يېقىن كەلدى. [مۇسلىمدىن]

509/19 ـ وعن عِمْرانَ بنِ الحُصَيْنِ رضي اللّه عنهما، عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنه قال: «خَيْرُكُمْ قَرنِي، ثُمَّ الَّذِينَ يلونَهم، ثُمَّ الَّذِينَ يلُونَهُم» قال عِمرَانُ: فَمَا أَدري قال النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَرَّتَيْن أَو

ثَلاثاً» ثُمَّ يَكُونُ بَعدَهُمْ قَوْمٌ يشهدُونَ ولا يُسْتَشْهَدُونَ، وَيَخُونُونَ وَلا يُؤْتَمَنُونَ، وَيَنْذِرُونَ وَلا يُوفُونَ، وَيَظْهَرُ فِيهِمْ السِّمَنُ» متفقٌ عليه.

**509/19** ـ ئىمران ئىبنى ھۇسەين رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ ياخشىلىرىڭلار مېنىڭ زامانىمدىكىلەردۇر، ئاندىن ئۇنىڭ كەينىدىن كېلىدىغانلار، ئاندىن ئۇنىڭ ئۇنىڭ كەينىدىن كېلىدىغانلار» . ئىمران ئېيتتى: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ گەپنى ئىككى قېتىم دېدىمۇ ياكى ئۈچ قېتىم دېدىمۇ بىلەلمىدىم. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇلاردىن كېيىن شۇنداق كىشىلەر بولىدۇكى، گۇۋاھلىققا چاقىرىلمىسىمۇ، گۇۋاھلىق بېرىپ تۇرىۋالىدۇ. خىيانەت قىلىدۇ، ئىشەنچىلىك دەپ قارالمايدۇ، ياخشى ئىش قىلىمەن دەپ ۋەدە قىلىدۇ، ئاندىن ۋەدىسىگە ۋاپا قىلمايدۇ. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا سېمىزلىك ئاشكارا كۆرۈلگىلى تۇرىدۇ» . (يەنى يېيىش، ئىچىشلار كۆپ بولۇپ كېتىدۇ). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

510/20 ـ وعن أبي أُمامة رضي اللَّه عنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يا ابْنَ آدمَ: إِنَّكَ إِنْ تَبْذُلِ الفَضلَ خَيْرٌ لَكَ، وَأَن تُمْسِكهُ شرٌّ لَكَ، ولا تُلامُ عَلَى كَفَافٍ، وَابدأ بِمنْ تَعُولُ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

**510/20** ـ ئەبۇئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئى ئادەم بالىسى! ئاشقان نەرسەڭنى ئىشلىتىۋالغىنىڭ سەن ئۈچۈن ياخشىدۇر، تۇتۇپ قالغىنىڭ سەن ئۈچۈن ياماندۇر. رىزقىڭنىڭ يېتەرلىك بولغىنىغا قارىتا مالامەت قىلىنمايسەن. ياخشىلىقنى يېقىن كىشىلىرىڭدىن باشلا» . [تىرمىزىدىن]

511/21 ـ وعن عُبَيد اللَّه بن مِحْصَنٍ الأنْصاريِّ الخَطْمِيِّ رضي اللَّه عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ أَصبح مِنكُمْ آمِناً في سِرْبِهِ، معافى في جَسدِه، عِندهُ قُوتُ يَومِهِ، فَكَأَنَّمَا حِيزَتْ لَهُ الدُّنْيَا بِحذافِيرِها» . رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

**511/21** ـ ئۇبەيدۇللا ئىبنى مىھسەن ئەنسارى خەتمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن كىمكى ھاياتلىقتىن خاتىرجەم، تېنى ساغلام بولغان ۋە شۇ كۈنلۈك ئۇزۇقلۇقى يېتەرلىك ھالدا تاڭ ئاتقۇزسا خۇددى پۈتۈن دۇنيا ئۇنىڭ ئۈچۈن توپلانغاندەك بولىدۇ» . [تىرمىزىدىن]

512/22 ـ وعن عبدِ اللَّه بن عمرو بنِ العاصِ رضي اللَّه عنهما، أَن رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «قَدْ أَفْلَحَ مَن أَسلَمَ، وكَانَ رِزقُهُ كَفَافاً، وَقَنَّعَهُ اللَّه بِمَا آتَاهُ» رواه مسلم.

**512/22** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئامىر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىمان ئېيتقان، رىزقى يېتەرلىك بولغان، الله ئاتا قىلغان نەرسىگە قانائەت قىلغان كىشى نىجات تاپقان بولىدۇ» . [مۇسلىمدىن]

513/23 ـ وعن أبي مُحَمَّد فَضَالَةَ بنِ عُبَيْد الأَنْصَارِيِّ رضي اللَّه عنه، أَنَّهُ سَمِعَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «طُوبَى لِمَنْ هُدِيَ إِلى الإِسلام، وَكَانَ عَيْشُهُ كَفَافاً، وَقَنِعَ» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسن صحيح.

**513/23** ـ ئەبۇمۇھەممەد فەزالە ئىبنى ئۇبەيدە ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ئىسلامغا ھىدايەت قىلىنغان، تۇرمۇشى يېتەرلىك بولغان ۋە ئۇنىڭغا قانائەت قىلغان كىشىگە خۇش مۇبارەك بولسۇن». [تىرمىزىدىن]

514/24 ـ وعن ابن عباسٍ رضي اللَّه عنهما قال: كان رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَبِيتُ اللَّيَالِيَ المُتَتَابِعَةَ طَاوِياً، وَأَهْلُهُ لا يَجِدُونَ عَشاءً، وَكَانَ أَكْثَرُ خُبْزِهِمْ خُبْزَ الشَّعِيرِ. رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيح.

**514/24** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاچلىقتىن قورسىقىنى قاتلاپ ئارقمۇ ـ ئارقا نەچچە كېچە يېتىپ قالاتتى. ئۇنىڭ ئائىلىسىدىكىلەر يېگۈدەك كەچلىك تاماق تاپالمايتتى ۋە ئۇلارنىڭ كۆپرەك يەيدىغان نېنى ئارپا نېنى ئىدى. [تىرمىزىدىن]

515/25 ـ وعن فضَالَةَ بنِ عُبَيْدٍ رضي اللَّه عنه، أن رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ إِذَا صَلَّى بِالنَّاسِ يَخِرُّ رِجَالٌ مِنْ قَامَتِهِمْ فِي الصَّلاةِ مِنَ الخَصَاصةِ وَهُمْ أَصْحابُ الصُّفَّةِ حَتَّى يَقُولَ الأَعْرَابُ: هؤُلاءِ مَجَانِينُ، فَإِذَا صلى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم انْصَرفِ إِلَيْهِمْ، فقال: «لَوْ تَعْلَمُونَ ما لَكُمْ عِنْدَ اللَّه تعالى ،لأَحْبَبْتُمْ أَنْ تَزْدادُوا فَاقَةً وَحَاجَةً» رواه الترمذي، وقال حديثٌ صحيحٌ.

**515/25** ـ فەزالە ئىبنى ئۇبەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەر بىلەن ناماز ئوقۇۋاتقان چاغدا بەرگەن چاغدا نۇرغۇن كىشىلەر ئاچلىقتىن نامازدا تۇرغان جايىدا يىقىلىپ چۈشەتتى، ئۇلار ئەھلى سۇففەلەر ئىدى. ھەتتا ئەئرابىلار: ئۇلار تۇتقاق كېسىلى بار كىشىلەر ئىكەن دېيىشەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازنى ئوقۇپ بولۇپ ئۇلارنىڭ قېشىغا كېلىپ: «ئەگەر سىلەر الله نىڭ دەرگاھىدىكى سىلەرگە تەييارلانغان نەرسىلەرنى بىلگەن بولساڭلار ئەلۋەتتە سىلەر نامراتلىقنىڭ ۋە ھاجەتمەنلىكنىڭ تېخىمۇ زىيادە بولۇشىنى ياخشى كۆرەتتىڭلار» دەيتتى. [تىرمىزىدىن].

516/26 ـ وعن أبي كَرِيمَةَ المِقْدامِ بن معْدِ يكَرِب رضي اللَّه عنه قال: سمِعتُ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقَولُ: «مَا ملأَ آدمِيٌّ وِعَاءً شَرّاً مِنْ بَطنِه، بِحسْبِ ابن آدمَ أُكُلاتٌ يُقِمْنَ صُلْبُهُ، فإِنْ كَانَ لا مَحالَةَ، فثلُثٌ لطَعَامِهِ، وثُلُثٌ لِشرابِهِ، وَثُلُثٌ لِنَفَسِهِ». رواه الترمذي وقال: حديث حسن.

**516/26** ـ مىقداد ئىبنى مەئدى كەرىبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئادەم بالىسى قورسىقىدىنمۇ يامانراق قاچىنى تولدۇرغىنى يوق. ئۇنىڭ تىيىۋىشى ئۇچۇن بىر نەچچە لوقمىلار كۇپايە قىلىدۇ، ئەگەر كۆپرەك يىمەكچى بولساڭ

قورساقنىڭ ئۈچتەن بىرى تائام ئۈچۈن، ئۈچتەن بىرى ئىچىملىك ئۈچۈن ۋە ئۈچتەن بىرى نەپەسلىنىش ئۈچۈن بولسۇن». [تىرمىزىدىن]

517/27 ـ وعن أبي أُمَامَةَ إِيَاسِ بنِ ثَعْلَبَةَ الأَنْصَارِيِّ الحارثيِّ رضي اللّه عنه قال: ذَكَرَ أَصْحابُ رَسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يوماً عِنْدَهُ الدُّنْيَا، فقال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَلا تَسْمَعُونَ؟ أَلا تَسْمَعُونَ؟ إِنَّ الْبَذَاذَةَ مِن الإِيمَان إِنَّ الْبَذَاذَةَ مِنَ الإِيمَانِ» يعْني: التَّقَحُّلَ. رواه أبو داود.

**517/27** ـ ئەبۇئۇمامە ئىياس ئىبنى سەئلەب ئەنسارى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى بىركۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا دۇنيا ھەققىدە پاراڭ سېلىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر ئاڭلىمامسىلەر؟! سىلەرئاڭلىمامسىلەر؟! ئاددى ـ ساددا بولۇش ئىماننىڭ جۈملىسىدىندۇر. ئاددى ـ ساددا بولۇش ئىماننىڭ جۈملىسىدىندۇر» دېدى. [ئەبۇداۋۇددىن]

518/28 ـ وعن أبي عبدِ اللّه جابر بن عبد اللّه رضي اللّه عنهما قال: بَعَثَنَا رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَأَمَّرَ عَلَينَا أَبَا عُبَيْدَةَ رضي اللّه عنه، نتَلَقَّي عِيراً لِقُرَيْشٍ، وَزَوَّدَنَا جِرَاباً مِنْ تَمْرٍ لَمْ يجِدْ لَنَا غَيْرَهُ، فَكَانَ أَبُو عُبَيْدَةَ يُعْطِينَا تَمْرةً تَمْرَةً، فَقِيل: كَيْف كُنْتُمْ تَصْنَعُونَ بِهَا؟ قال: نَمَصُّهَا كَمَا يَمَصُّ الصَّبِيُّ، ثُمَّ نَشْرَبُ عَلَيهَا مِنَ المَاءِ، فَتَكْفِينَا يَوْمَنَا إِلى اللَّيْلِ، وكُنَّا نَضْرِبُ بِعِصِيِّنا الخَبَطَ، ثُمَّ نَبُلُّهُ بِالمَاءِ فَنَأْكُلُهُ. قال: وانْطَلَقْنَا على سَاحِلِ البَحْرِ، فرُفِعَ لنَا على ساحِلِ البَحْرِ كهَيْئَةِ الكَثِيبِ الضخم، فَأَتيْنَاهُ فَإِذا هِي دَابَّةٌ تُدْعى العَنْبَرَ، فقال أَبُو عُبَيْدَةَ: مَيْتَةٌ، ثُمَّ قال: لا، بلْ نَحْنُ رسُلُ رسُولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وفي سبيلِ اللّه، وقَدِ اضْطُرِرتمْ فكلُوا، فَأَقَمْنَا علَيْهِ شَهْراً، وَنَحْنُ ثَلاثُمائَة، حتَّى سَمِنَّا، ولقَدْ رَأَيتُنَا نَغْتَرِفُ من وقْبِ عَيْنِهِ بالْقِلالِ الدُّهْنَ ونَقْطَعُ منْهُ الْفِدَرَ كَالثَّوْرِ أَو كقَدْرِ الثَّوْرِ،ولَقَدْ أَخَذَ مِنَّا أَبُو عُبيْدَةَ ثَلاثَةَ عشَرَ رَجُلاً فأَقْعَدَهُم في وقْبِ عَيْنِهِ وَأَخَذَ ضِلَعاً منْ أَضْلاعِهِ فأَقَامَهَا ثُمَّ رَحَلَ أَعْظَمَ بَعِيرٍ مَعَنَا فمرّ منْ تَحْتِهَا وَتَزَوَّدْنَا مِنْ لَحْمِهِ وَشَائِقَ، فَلَمَّا قدِمنَا المدِينَةَ أَتَيْنَا رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَذكَرْنَا ذلكَ له، فقال: «هُوَ رِزْقٌ أَخْرَجَهُ اللّه لَكُمْ، فَهَلْ معَكمْ مِنْ لَحْمِهِ شَيء فَتطْعِمُونَا؟» فَأَرْسلْنَا إلى رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِنْهُ فَأَكَلَهُ. رواه مسلم.

**518/28** ـ ئەبۇئابدۇللاھ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى ئەبۇئۇبەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ باشچىلىقىدا قۇرەيشنىڭ سودا كارۋىنىنى توسۇشقا ئەۋەتتى. باشقا نەرسە تاپالمىغاچقا ئوزۇق ئۈچۈن بىزگە بىر خالتا خورما بەرگەن ئىدى. ئەبۇئۇبەيدە بولسا خورمىنى بىزگە بىر تالدىن ـ بىر تالدىن بېرەتتى. جابىردىن: ئۇ بىر تال خورمىنى قانداق قىلاتتىڭلار؟ دەپ سورالغاندا، ئۇ: ئۇ بىر تال خورمىنى كىچىك بالا شورىغاندەك شوراپ ئۈستىگە سۇ ئىچەتتۇق، بىردانە خورما بىر كېچە ـ كۈندۈزۈمىزگە كۇپايە قىلاتتى. ھاسسىلىرىمىز بىلەن قۇرۇق يوپۇرماقلارنى چۈشۈرۈپ سۇ بىلەن نەمدەپ يەيتتۇق.

شۇنداق قىلىپ بىز دېڭىزنىڭ قىرغىقىغا بېرىپ قالدۇق. بىزگە دېڭىزنىڭ قىرغىقىدىن قۇملۇق دۆڭگە ئوخشاش بىر چوڭ نەرسە كۆتىرىلدى. يېقىن كېلىپ قارىساق «كىت» دېيىلىدىغان بىر جانىۋار ئىكەن. ئەبۇئۇبەيدە: بۇ كىت ئۆلۈككەن، دېدى. ئاندىن: ياق، بەلكى بىز الله نىڭ ئەلچىسىنىڭ

ئەلچىلىرىمىز ۋە بىز اللە يولىدىمىز. سىلەر يېيىشكە مەجبۇر بولۇپ قالدىڭلار، يەڭلار، دېدى. بىز ئۇ ئۆلۈك كىتنى بىر ئاي يېدۇق، بىز ئۈچ يۈز كىشى ئىدۇق، بىز خېلى سەمرىپ قالدۇق، ھەتتا بەزىلىرىمىز ئۇ جانىۋارنىڭ كۆزىنىڭ چانىقىدىكى ماينى قاچا بىلەن سۈزۈۋالدۇق. ئۇنىڭ گۆشىدىن ئۆكۈزدەك ـ ئۆكۈزدەك چوڭلۇقتا گۆشلەرنى پارچىلاپ ئالدۇق. ئەبۇئۇبەيدە بىزدىن ئون ئۈچ كىشىنى ئۇنىڭ كۆز چانىقىدا ئولتۇرغۇزۇپ باقتى. ئۇنىڭ قوۋۇرغىلىرىدىن بىر تال قوۋۇرغىنى يەرگە تىكلەپ قويۇپ، چوڭ تۆگىدىن بىرگە مىنىپ ئۇنىڭ ئاستىدىن ئۆتتۈپمۇ باقتى. جانىۋارنىڭ گۆشىدىن ئوزۇقلۇق ئۈچۈن قاقلاپ ئېلىۋالدۇق. مەدىنىگە كەلگىنىمىزدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بۇ ئەھۋالنى سۆزلەپ بەردۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ بولسا اللە سىلەرگە چىقىرىپ بەرگەن رىزقتۇر، سىلەردە ئۇنىڭ گۆشىدىن بار بولسا بىزنىمۇ ئېغىزلاندۇرامسىلەر» دېدى. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا گۆشتىن ئەۋەتىپ بېرىۋىدۇق، ئۇ ئۇنىڭدىن يېدى. [مۇسلىمدىن]

519/29 ـ وعن أَسْمَاءَ بنْتِ يَزِيدَ رضي اللّه عنها قالت: كانَ كُمُّ قمِيصِ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إلى الرُّصْغِ رواه أبو داود، والترمذي، وقال: حديث حسن.

**519/29** ـ يەزىتنىڭ قىزى ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆڭلىكىنىڭ يېڭى بېغىشىغىچە ئىدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

520/30 ـ وعن جابر رضي اللّه عنه قال: إنَّا كُنَّا يَوْمَ الخَنْدَقِ نَحْفِرُ، فَعَرضَتْ كُدْيَةٌ شَدِيدَةٌ، فجاءُوا إلى النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقالوا: هَذِهِ كُدْيَةٌ عَرَضتْ في الخَنْدَقِ. فقال: «أَنَا نَازِلٌ» ثُمَّ قَامَ وبَطْنُهُ معْصوبٌ بِحَجرٍ، وَلَبِثْنَا ثَلاثَةَ أيَّامٍ لا نَذُوقُ ذَوَاقاً، فَأَخَذَ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم المِعْول، فَضرَب فعاد كَثيباً أَهْيَلَ، أَوْ أَهْيَمَ. فقلتَ: يا رسولَ اللّه ائْذَن لي إلى البيتِ، فقلتُ لامْرَأَتي: رَأَيْتُ بالنَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم شَيْئاً مافي ذلكَ صبْرٌ فعِنْدَكِ شَيءٌ؟ فقالت: عِنِدِي شَعِيرٌ وَعَنَاقٌ، فَذَبَحْتُ العَنَاقَ، وطَحَنْتُ الشَّعِيرَ حَتَّى جَعَلْنَا اللحمَ في البُرْمَة، ثُمَّ جِئْتُ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَالعجِينُ قَدْ انْكَسَرَ والبُرْمَةُ بيْنَ الأَثَافِيِّ قَد كَادَتَ تَنْضِجُ. فقلتُ: طُعَيِّمٌ لي فَقُمْ أَنْت يا رسولَ اللّه وَرَجُلٌ أَوْ رَجُلانِ، قال: «كَمْ هُوَ؟» فَذَكَرتُ له فقال: «كثِير طيب، قُل لَهَا لا تَنْزِعِ البُرْمَةَ، ولا الخُبْزَ مِنَ التَّنُّورِ حَتَّى آتيَ» فقال: «قُومُوا» فقام المُهَاجِرُون وَالأَنْصَارُ، فَدَخَلْتُ عليها فقلت: وَيْحَكِ جَاءَ النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَالمُهَاجِرُونَ، وَالأَنْصارُ وَمن مَعَهم، قالت: هل سأَلَكَ؟ قلتُ: نعم، قال: «ادْخُلوا ولَا تَضَاغَطُوا» فَجَعَلَ يَكْسِرُ الخُبْزَ، وَيجْعَلُ عليهِ اللحمَ، ويُخَمِّرُ البُرْمَةَ والتَّنُّورَ إذا أَخَذَ مِنْهُ، وَيُقَرِّبُ إلى أَصْحَابِهِ ثُمَّ يَنْزِعُ فَلَمْ يَزَلْ يَكْسِرُ وَيَغْرِفُ حَتَّى شَبِعُوا، وبَقِيَ مِنه، فقال: «كُلِي هذَا وَأَهدي، فَإِنَّ النَّاسَ أَصَابَتْهُمْ مَجَاعَةٌ» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ: قال جابرٌ: لَمَّا حُفِرَ الخَنْدَقُ رَأَيتُ بِالنبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم خَمَصاً، فَانْكَفَأْتُ إلى امْرَأَتي فقلت: هل عِنْدَكِ شَيْء، فَإِنِّي رَأَيْتُ بِرسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم خَمَصاً شَديداً؟فَأَخْرَجَتْ إليَّ جِراباً فِيهِ صَاعٌ مِنْ شَعِيرٍ، وَلَنَا بُهَيْمَةٌ، داجِنٌ فَذَبَحْتُهَا، وَطَحنتِ الشَّعِيرَ فَفَرَغَتْ إلى فَرَاغِي، وَقَطَّعْتُهَا في بُرَمتِهَا، ثُمَّ وَلَّيْتُ إلى رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَقَالَتْ: لا تفضحْني برسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ومن معَهُ،

فجئْتُه فَسَارَرْتُهُ فقلتُ يا رسول اللَّه، ذَبَحْنا بُهَيمَةً لَنَا، وَطَحَنْتُ صَاعاً مِنْ شَعِيرٍ، فَتَعالَ أَنْتَ وَنَفَرٌ مَعَكَ، فَصَاحَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: «يَا أَهْلَ الخَنْدَق: إِنَّ جابراً قدْ صنَع سُؤْراً فَحَيَّهَلاً بكُمْ» فقال النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تُنْزِلُنَّ بُرْمَتَكُمْ وَلا تَخْبِزُنَّ عجِينَكُمْ حَتَّى أَجيءَ». فَجِئْتُ، وَجَاءَ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقْدُمُ النَّاسَ، حَتَّى جِئْتُ امْرَأَتِي فقالتْ: بِكَ وَبِكَ، فقلتُ: قَدْ فَعَلْتُ الَّذِي قُلْتِ. فَأَخْرَجَتْ عجيناً فَبسَقَ فِيهِ وبارَكَ، ثُمَّ عَمَدَ إِلى بُرْمَتِنا فَبَصَقَ وَبَارَكَ، ثُمَّ قال: «ادْعُ خَابزَةً فلْتَخْبِزْ مَعكِ، وَاقْدَحِي مِنْ بُرْمَتِكُم وَلا تَنْزِلُوها» وَهُمْ أَلْفٌ، فَأُقْسِمُ بِاللَّه لأَكَلُوا حَتَّى تَرَكُوهُ وَانَحرَفُوا، وإِنَّ بُرْمَتَنَا لَتَغِطُّ كَمَا هِيَ، وَأَنَّ عَجِينَنَا لَيخْبَز كَمَا هُوَ.

**520/30** - جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. بىز خەندەك كۈنى خەندەك كولاۋېتىپ يەر قاتلىمىنىڭ پالتا ئۆتمىگىدەك قاتتىق قىسمىغا دۇچ كېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خەندەكتە قاتتىق يەر چىقىپ قالغانلىقىنى ئېيتتۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن چۈشىمەن» دەپ ئورنىدىن تۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قورسىقىغا تاش تېڭىلغان ئىدى. بىز ئۈچ كۈن ھېچ نەرسە يېمىگەن ئىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جوتونى ئېلىپ چاپتى، ھېلىقى قاتتىق يەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ چېپىشى بىلەن قۇمدەك يۇمشاپ كەتكەن ئىدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى!. مەن ئۆيگە بېرىپ كېلەي - دەپ رۇخسەت ئېلىپ ئۆيگە بېرىپ ئايالىمغا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاقەت قىلالمىغۇدەك دەرىجىدە قورسىقى ئېچىپ كەتكەنلىكىنى كۆردۈم، يېگۈدەك بىرەر نەرسەڭ يوقمۇ؟ دېدىم. ئايالىم: ئازراق بىلەن بىر چىشى ئوغلاق بار، دېدى. مەن ئوغلاقنى بوغۇزلاپ ئارپىنى ئۇن تارتتىم، گۆشنى قازانغا سېلىپ قويۇپ ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلدىم. خېمىر تەييار بولۇپ، گۆش پىشقىلى ئاز قالغاندا ئۇنىڭغا مەن: ئازراق تاماق تەييار قىلغان ئىدىم. سەن بىر ياكى ئىككى كىشى بىلەن ئۆيگە بارغىن، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قانچىلىك تاماق ئۇ» دېۋىدى، ئۇنىڭغا دەپ بەرسەم ئۇ: «بەك كۆپكەن، ياخشىكەن، ئايالىڭغا ئېيتقىن، مەن بارغىچە قازاننى ئۈچاقتىن ئېلىۋەتمىسۇن، ناننى تونۇردىن ئېلىۋەتمىسۇن» دېدى. ئاندىن: «تۇرۇڭلار» دېۋىدى، مۇھاجىر ۋە ئەنسارلار ئورنىدىن تۇردى. مەن ئايالىمنىڭ قېشىغا كىرىپ: ئاپلا قانداقمۇ قىلارسەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇھاجىر - ئەنسارلار ۋە ئۇلار بىلەن بىللە بولغان كىشىلەر بىلەن بىللە كەلمەكتە - دېسەم، ئايالىم: سىزدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماقنىڭ قانچىلىك دەپ سورىدىمۇ؟ دېدى. مەن: ھەئە،سورىدى، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىرىڭلار! قىستاشماڭلار!» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نان بىلەن گۆشنى ئېلىپ بولغاندىن كېيىن، تونۇر بىلەن قازاننى يېپىپ قويۇپ، ناننى ئۇشتۇپ، ئۈستىگە گۆشنى قويۇپ ساھابىلارغا سۇنۇپ بېرەتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇ ھالەتتە سۇنغىلى تۇرۇۋىدى ئۇلارنىڭ ھەممىسى تويۇپ تاماقتىن يەنە ئېشىپ قالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جابىرنىڭ ئايالىغا: «سىزمۇ يەڭ، باشقىلارغىمۇ ھەدىيە قىلىڭ، كىشىلەرگە ھەققەتەن ئاچارچىلىق يەتتى» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە جابىر مۇنداق دەيدۇ: خەندەك كولاۋاتقان چاغدا مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قورسىقىنىڭ ئېچىپ كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ ئايالىمنىڭ يېنىغا كېلىپ: يېگۈدەك بىرەر نەرسىڭىز يوقمۇ؟ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قورسىقىنىڭ قاتتىق ئېچىپ كەتكەنلىكىنى كۆردۈم ،

دېدىم. ئۇ ماڭا بىر سا ئارپا قاچىلانغان خالتىنى چىقىرىپ بەردى. ئۆيدە بېقىلغان بىر چىشى ئۆغلىقىمىز بار ئىدى. مەن ئۇنى بوغۇزلىدىم. مەن ئوغلاقنى سويۇپ بولغىچە ئايالىم ئارپىنى ئۇن قىلىپ تارتىپ بولدى. مەن ئوغلاقنى پارچىلاپ قازانغا سالدىم. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا مېڭىشۇدىم ئايالىم ماڭا: سەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن كۆپ ئادەم باشلاپ كېلىپ كىشىلەر ئالدىدا مېنى ئوڭايسىزلاندۇرۇپ قويما، دېدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ ئاستا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىزنىڭ بىر ئوغلىقىمىز بار ئىدى. ئۇنى بوغۇزلاپ بىر سا ئارپا بىلەن تاماق تەييارلىدىم. سەن ئازراق ئادەم باشلاپ بارغىن دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈنلۈك ئاۋازدا: «ئى خەندەك ئەھلى! جابىر تائام تەييارلاپتۇ، تاماققا بېرىڭلار!» دېدى. ۋە: «مەن بارغىچە قازاننى ئېلىۋەتمەڭلار،خېمىرنى نان راسلىماڭلار!» دېدى. مەن قايتىپ كەلدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئادەملەرنى باشلاپ كېلىۋاتاتتى. ئايالىم ماڭا تاپا ـ تەنە قىلىپ: سەنزە! دەپ كەتتى. مەن: مەن، سەن دېگەندەك قىلغان (ئەمما ئامال بولمىدى)، دېدىم. ئايالىم خېمىرنى ئېلىپ چىقتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا سۇۋ قىلىپ بەركەت تىلىدى، ئاندىن قازان تۇۋۇگە بېرىپ ئۇنىڭغىمۇ سۇۋ قىلىپ بەركەت تىلىدى. ئاندىن: «نان ياقالىغىدەك بىر ئايالنى چاقىرىڭ، سىزگە نان يېقىشىپ بەرسۇن، قازاندىن گۆشنى قاچىغا سۈزۈڭ، قازاننى ئوچاقتىن ئېلىۋەتمەڭلار» دېدى. ئۇلار مىڭ ئادەم ئىدى، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇلار تاماقنى يەپ بولالماي قالدۇرۇپ كېتىشتى، قازانمۇ بۇرۇنقىدەكلا پۇرۇقلاپ قايناپ نانلىرىمىزمۇ بۇرۇنقىدەكلا يېقىلىۋاتاتتى.

521/31 ـ وعن أنس رضي اللَّه عنه قال: قال أبو طَلْحَةَ لأُمِّ سُلَيْم: قَد سَمِعتُ صَوتَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ضَعِيفاً أعرفُ فِيهِ الجُوعَ، فَهَل عِندَكِ مِن شيءٍ؟ فقالت: نَعَمْ، فَأَخْرَجَتْ أَقرَاصاً مِن شَعيرٍ، ثُمَّ أَخَذَت خِمَاراً لَهَا فَلَفَّتِ الخُبزَ بِبَعضِه، ثُمَّ دسَّتْهُ تَحْتَ ثَوبي وَرَدَّتْني بِبَعضِه، ثُمَّ أَرْسَلَتْنِي إِلى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَذَهَبتُ بِهِ، فَوَجَدتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم جالِساً في المَسْجِدِ، ومَعَهُ النَّاسُ، فَقُمتُ عَلَيهِمْ، فقالَ لي رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَرْسَلَكَ أَبُو طَلْحَةَ؟» فقلت: نَعم، فقال: «أَلِطَعَام» فقلت: نَعَم، فقال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «قُومُوا» فَانْطَلَقُوا وَانْطَلَقْتُ بَيْنَ أَيديهِم حَتَّى جِئتُ أَبَا طَلْحَةَ فَأَخبَرتُهُ، فقال أَبُو طَلْحَةَ: يا أُمَّ سُلَيمٍ: قَد جَاءَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بالنَّاسِ وَلَيْسَ عِنْدَنَا ما نُطْعِمُهُمْ؟ فقالتْ: اللَّهُ وَرَسُولُهُ أَعْلَمُ. فَانطَلَقَ أَبُو طَلْحَة حَتَّى لَقِيَ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فأَقبَلَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَعَه حَتَّى دَخَلا، فقال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «هَلُمِّي ما عِندَكِ يا أُمَّ سُلَيْمٍ» فَأَتَتْ بِذلكَ الخُبْزِ، فَأَمَرَ بِهِ رسولُ اللَّه ففُتَّ، وعَصَرَت عَلَيه أُمُّ سُلَيمٍ عُكَّةً فَآدَمَتْهُ، ثُمَّ قال فِيهِ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ما شَاءَ اللَّه أَنْ يَقُولَ، ثُمَّ قَالَ: «ائذَن لِعَشَرَةٍ» فَأَذِنَ لَهُم، فَأَكَلُوا حَتَّى شَبِعُوا ثُمَّ خَرَجُوا، ثم قال: «ائذَن لِعَشَرَةٍ» فَأَذنَ لهم، فَأَكَلُوا حتى شَبِعُوا، ثم خَرَجوا، ثُمَّ قال: «ائذَنْ لِعَشَرَةٍ» فَأَذِنَ لهُم حتى أكل القَوْمُ كُلُّهُم وَشَبِعُوا، وَالْقَوْمُ سَبْعونَ رَجُلاً أَوْ ثَمَانُونَ. متفق عليه.

وفي روايةٍ: فما زال يَدخُلُ عشرَةٌ وَيَخْرُجُ عَشَرَةٌ، حتى لم يَبْقَ مِنهم أَحَدٌ إِلا دَخَلَ، فَأَكَلَ حتى شَبِعَ، ثم هَيَّأَهَا فَإِذَا هي مِثلُهَا حِينَ أَكَلُوا مِنها.

وفي روايةٍ: فَأَكَلُوا عَشَرَةً عَشَرَةً، حتى فَعَلَ ذلكَ بثَمانِينَ رَجُلاً ثم أَكَلَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بعد ذلكَ وَأَهْلُ البَيت، وَتَركُوا سُؤراً.

وفي روايةٍ: ثمَّ أفضَلُوا ما بَلَغُوا جيرانَهُم.

وفي روايةٍ عن أنسٍ قال: جِئتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يوْماً فَوَجَدتُهُ جَالِساً معَ أَصحابِهِ، وَقد عَصَبَ بَطْنَهُ بِعِصابَةٍ، فقلتُ لِبَعضِ أَصحَابِهِ: لِمَ عَصَبَ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بطْنَهُ؟ فقالوا: مِنَ الجُوعِ ،فَذَهَبْتُ إِلى أَبي طَلحَة، وَهُوَ زَوْجُ أُمِّ سُلَيمٍ بنتِ مِلحَانَ، فقلتُ: يَا أَبتَاه، قد رَأَيْتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَصبَ بطنَهُ بِعِصابَةٍ، فَسَأَلتُ بَعضَ أَصحَابِهِ، فقالوا: مِنَ الجُوعِ. فَدَخل أَبُو طَلحَة على أُمِّي فقال: هَل مِن شَيءٍ؟ قالت: نعم عِندِي كِسَرٌ مِنْ خُبزٍ وَتمرَاتٌ، فإِنْ جَاءَنَا رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَحْدَهُ أَشبَعنَاه، وإِن جَاءَ آخَرُ معه قَلَّ عَنْهمْ، وذَكَرَ تَمَامَ الحَدِيث.

**521/31** ـ ئەنـەس رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلىـنىدۇ. ئەبۇتەلھـە ئۇممـۇ سۇلەيمگـە: مـەن پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالامنىڭ ئـاۋازىنىڭ ئاجىزلىشـىپ كەتكـەنلىكىنى ئـاڭلاپ قورسـىقى ئېچىپ كەتكەنلىكىنى بىلدىم. يېگۈدەك بىرەر نەرسەڭ يوقمۇ؟ دېدى. ئۇممۇ سۇلەيىم: بار دەپ بىـر نەچچە ئارپا نېنىنى ئېلىپ چىقىپ ئاندىن ئۆزىنىڭ رومىلىنى ئېلىپ ئۇنىڭ بىـر تەرىپىگە نانلارنى ئوراپ ئۇنى كىيىمىمنىڭ ئاستىغا تىقىپ يەنە بىـر تەرىپىنى ماڭا تۇتقۇزۇپ قويۇپ مېنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا ئەۋەتتى. مەن نـاننى ئېلىپ بېرىـپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى بىرمۇنچە كىشىلەر بىلەن بىللە مەسچىتتە ئولتۇرغان يېرىدىن تاپتىم. مەن ئۇلارنىڭ يېنىغا بېرىپ تۇردۇم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «سېنى ئەبۇتەلھە ئەۋەتتىمۇ؟» دېدى. مەن جاۋابەن: ھەئە ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تاماق ئۈچۈنمۇ؟» دېدى. مەن: ھەئە ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىغا: «تۇرۇڭلار» دېدى. ئۇلارنىڭ ھەممىسى ماڭدى. مەن ئالدىدا كېلىپ ئەبۇتەلھەگە خەۋەرقىلدىم. ئۇ: ئى ئۇممۇ سۇلەيىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرنى بىللە ئېلىپ كېلىۋېتىپتۇ. ئۇلارنىڭ ھەممىسگە يەتكۈدەك تامىقىمىز بولمىسا قانداق قىلىمىز، دېدى. ئايالى: الله ۋە الله نىڭ رەسۇلى بىلىدۇ، دېدى. ئەبۇتەلھە چىقىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن كۆرۈشۈپ بىللە ئۆيگە كىردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئۇممۇس سۇلەيىم! بار نەرسەڭنى كەلتۈرۈڭ» دېدى. ئۇ ئاشۇ ئارپا نېنىنى ئېلىپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇيرۇقى بىلەن نان ئۇشتۇلدى. ئۇممۇ سۇلەيىم ناننىڭ ئۈستىگە ياغ ئالدىغان تۇلۇمنى سىقىپ نانغا ئارىلاشتۇرۇپ يېگۈدەك ياغ چىقاردى، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نانغا بىر نېمىلەرنى ئوقۇدى «ئون ئادەمگە رۇخسەت قىل» دېدى. ئون ئادەمگە رۇخسەت بېرىلدى، ئۇلاركىرىپ يەپ تويۇپ چىقىپ كەتتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئون ئادەمگە رۇخسەت قىل» دېدى. ئون ئادەمگە رۇخسەت بېرىلدى، ئۇلاركىرىپ يەپ تويۇپ چىقىپ كەتتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئون ئادەمگە رۇخسەت قىل» دېدى. ئون ئادەمگە رۇخسەت بېرىلدى، ئۇلاركىرىپ يەپ تويۇپ چىقىپ كەتتى. شۇ تەرىقىدە كەلگەن بارلىق ئادەم يەپ تويدى، كەلگەنلەر **70 ـ 80** ئادەم ئىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئون ئادەم كىرىپ ئون ئادەم چىقىپ ھەتتا بىرمۇ ئادەم قالماي كىرىپ يەپ تويدى. ئاندىن قالغان تاماقنى جۇغلاپ قارىسا يېمىگەن چاغدىكىدەكلا تۇراتتى، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: كىشىلەر ئۇندىن ـ ئۇندىن كىرىپ چىقىپ، شۇ تەرىقىدە 80 ئادەم تويغۇزۇلدى، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۆي ـ ئىگىلىرىمۇ يېدى ئەمما تاماقنى ئۇلارمۇ ئاشۇرۇپ قويدى، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئۇلار قوشنىلىرىغىمۇ يەتكۈدەك ئاشۇرۇپ قويدى، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئەنەس مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى بىر كۈنى ئىزدەپ كېلىپ ساھابىلىرى بىلەن ئولتۇرغان يېرىدىن تاپتىم. ئۇ قورسىقىنى تېڭىۋالغان ئىدى. مەن ساھابىلاردىن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نېمىشقا قورسىقىنى تېڭىۋالدى؟! دېسەم. ئۇلار: ئاچلىقتىن، دېدى. مەن ئەبۇتەلھەنىڭ قېشىغا باردىم، ئۇ مىلھاننىڭ قىزى ئۇممۇ سۇلەيمنىڭ ئېرى ئىدى مەن ئۇنىڭغا: ئى ئاتا! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قورسىقىنى تېڭىۋالغانلىقىنى كۆرۈپ ساھابىلاردىن نېمىشقا تېڭىۋالدى دەپ سورىسام، ئۇلار: ئاچلىقتىن دەيدۇ ، دېدىم. ئۇ ئانامنىڭ يېنىغا كىرىپ يېگۈدەك نەرسەڭ يوقمۇ؟ دېۋىدى، ئۇ: بار، بىر پارچە نان ۋە نەچچە تال خورما بار، ئەگەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يالغۇز كەلسە تويغۇزالايمىز، باشقىلارمۇ بىللە كەلسە ئۇلارغا ئازلىق قىلىدۇ، دېدى.

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەدىسنى يۇقىرىقىدەك ئاخىرغىچە بايان قىلدى.

## 57 ـ باب

## قانائەتچان ۋە نومۇسچان بولۇش، تۇرمۇشتا ۋە خىراجەتتە نورمال بولۇش، ئۆزرىسىز تىلەمچىلىك قىلماسلىق توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَا مِنْ دَابَّةٍ فِي الأَرْضِ إِلاَّ عَلَى اللَّهِ رِزْقُهَا﴾ ﴿يەر يۈزىدىكى ھايۋانلارنىڭ ھەممىسىگە رىزىق بېرىش الله (مەرھەمەت يۈزىسىدىن) ئۈستىگە ئالغان﴾[1] ﴿لِلْفُقَرَاءِ الَّذِينَ أُحْصِرُوا فِي سَبِيلِ اللَّهِ لا يَسْتَطِيعُونَ ضَرْباً فِي الأَرْضِ يَحْسَبُهُمُ الْجَاهِلُ أَغْنِيَاءَ مِنَ التَّعَفُّفِ تَعْرِفُهُمْ بِسِيمَاهُمْ لا يَسْأَلُونَ النَّاسَ إِلْحَافاً﴾ ﴿ئۆزىنى الله يولىغا ئاتىغان، (تىرىكچىلىك قىلىش ئۈچۈن) يىراق جايلارغا بارالمايدىغان يوقسۇللارغا خەير ـ ئېھسان قىلىنىشى كېرەك، ئەھۋالنى ئۇقمىغانلار، ئۇلارنىڭ نەرسە تىلىمىگەنلىكلىرىگە قاراپ، ئۇلارنى باي دەپ گۇمان قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ چىرايىدىن تونۇيسەن، ئۇلار كىشىلەرگە چاپلىشىۋېلىپ تىلەمچىلىك قىلمايدۇ﴾[2] ﴿وَالَّذِينَ إِذَا أَنْفَقُوا لَمْ يُسْرِفُوا وَلَمْ يَقْتُرُوا وَكَانَ بَيْنَ ذَلِكَ قَوَاماً﴾ ﴿ئۇلار(يەنى الله ياخشى كۆرىدىغان بەندىلەر) خىراجەت قىلغاندا، ئىسراپچىلىقمۇ قىلمايدۇ، بېخىللىقمۇ قىلمايدۇ، ئوتتۇراھال خىراجەت قىلىدۇ﴾[3] ﴿وَمَا خَلَقْتُ الْجِنَّ وَالإِنْسَ إِلاَّ لِيَعْبُدُونِ مَا أُرِيدُ مِنْهُمْ مِنْ رِزْقٍ وَمَا أُرِيدُ أَنْ يُطْعِمُونِ﴾ ﴿جىنلارنى، ئىنسانلارنى پەقەت ماڭا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈنلا ياراتتىم، ئۇلاردىن مەن رىزىق تىلىمەيمەن ۋە ئۇلارنىڭ مېنى ئوزۇقلاندۇرۇشىنى تىلەيمەن﴾[4].

---

[1] سۈرە ھۇد6 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى
[2] سۈرە بەقەرە 273 ــ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[3] سۈرە فۇرقان67 ــ ئايەت
[4] سۈرە زارىيات 56 ـ 57 ــ ئايەتلەر

522/1 ـ عن أبي هُرَيْرَةَ رضي اللّه عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لَيس الغِنَي عَن كثْرَةِ العَرضِ، وَلَكِنَّ الغنيَ غِنَي النَّفسِ» متفقٌ عليه.

522/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بايلىق مالنىڭ كۆپ بولغانلىقى ئەمەس، ھەقىقىي بايلىق كۆڭۈل بايلىقىدۇر (ئۆز تىرىشچانلىقى ۋە ئەمگىكى بىلەن باشقىلارغا موھتاج بولمىغان كىشى ھەقىقىي باي كىشىدۇر)». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

523/2 ـ وعن عبد اللّه بن عمرو رضي اللّه عنهما أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «قَدْ أفلَحَ مَنْ أسَلَمَ، وَرُزِقَ كَفَافاً، وَقَنَّعَهُ اللّه بما آتَاهُ» رواه مسلم.

523/2 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلمان بولغان، يېتەرلىك رىزىق بېرىلگەن ۋە الله ئۆزى بەرگەن نەرسىگە قانائەت قىلدۇرغان كىشى نىجات تاپقان كىشىدۇر». [مۇسلىمدىن]

524/3 ـ وعن حَكيم بن حِزَام رضي اللّه عنه قال: سَأَلْتُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَأَعطَاني، ثم سَأَلْتُهُ فَأَعطَاني، ثم سَأَلْتُهُ فَأعطَاني، ثم قال: «يا حَكيمُ، إنَّ هذا المَالَ خَضِرٌ حُلْوٌ، فَمن أخَذَهُ بِسَخَاوَةِ نَفس بُورِكَ لَهُ فِيه، وَمَن أخَذَهُ بإشرَافِ نَفْسٍ لَم يُبَارَكْ لهُ فيهِ، وكَانَ كَالَّذِي يَأْكُلُ ولا يَشْبَعُ، واليدُ العُلَيا خَيرٌ مِنَ اليَدِ السُّفلَى» قال حَكيمٌ فقلتُ: يا رسول اللّه وَالَّذِي بَعثَكَ بالحَقِّ لا أَرْزَأُ أحداً بَعدَكَ شَيْئاً حَتَّى أُفَارِقَ الدُّنيَا، فَكَانَ أَبُو بكرٍ رضي اللّه عنه يَدْعُو حَكيماً لِيُعطِيَهُ العَطَاءَ، فَيَأْبَى أن يَقْبَلَ مِنْهُ شَيْئاً. ثُمَّ إنَّ عُمر رضي اللّه عنه دَعَاهُ لِيُعطيهُ، فَأَبَى أن يَقْبلَهُ. فقال: يا مَعشَرَ المُسْلمينَ، أُشْهِدُكُم عَلى حَكيمٍ أنِي أعْرِضُ عَلَيه حَقَّهُ الَّذِي قَسَمَهُ اللّه لَهُ في هذا الْفيءِ، فيَأْبَى أن يَأْخُذَهُ. فَلَمْ يَرْزَأْ حَكيمُ أحداً مِنَ النَّاسِ بَعْدَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حَتَّى تُوُفي. متفقٌ عليه.

524/3 ـ ھەكىم ئىبنى ھىزام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بىر نەرسە سورىدىم ئۇ يەنە بەردى. يەنە سورىۋىدىم، ئۇ يەنە بەردى. يەنە سورىۋىدىم ئۇ يەنە بەردى، ئاندىن ئۇ: «ئى ھەكىم! جەزمەن مال ـ دۇنيا چىرايلىق ۋە شېرىندۇر، كىمكى ئۇنى نەپسىنىڭ قانائىتى بىلەن ئالسا،ئۇ بەرىكەت قىلىنىدۇ، كىمكى تاما بىلەن ئالسا يەپ تۇرۇپمۇ تويمىغان ئادەمگە ئوخشايدۇ ئۇ بەرىكەت قىلمايدۇ، ئۈستۈن قول (بەرگەن قول) تۆۋەن قولدىن (ئالغان قولدىن) ياخشىدۇر» دېدى. ھەكىم: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سېنى ھەق بىلەن ئەۋەتكەن زات الله بىلەن قەسەمكى، سەندىن كېيىن ھەتتا دۇنيادىن كەتكىچىلىك ھېچكىمدىن بىر نەرسە سورىمايمەن، دېدىم. ئەبۇبەكرى خەلىپىلىكتە ئولتۇرغان دەۋردە ھەكىمنى بىر نەرسە بېرىش ئۈچۈن چاقىرغان ئىدى، ھەكىم ئۇنىڭدىن بىرنەرسە قوبۇل قىلىشقا ئۇنىمىدى. ئاندىن ئۆمەر خەلىپىلىكتە ئولتۇرغاندا ئۆمەر ھەكىمگە بىر نەرسە بېرىش ئۈچۈن ئۇنى چاقىرغان ئىدى. ئۇ قوبۇل قىلىشقا ئۇنىمىدى، ئۆمەر: ئى مۇسۇلمانلار جامائەسى! سىلەرنى گۇۋاھلىققا تارتىمەن، ھەكىمگە مۇشۇ غەنىمەتتىن الله ئۇنىڭغا تەقسىم قىلىپ بەرگەن ھەققىنى بەرسەم ئۇ ئېلىشقا ئۇنىمىدى، دېدى. ھەكىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن ۋاپات بولغانغا قەدەر ھېچكىمدىن بىر نەرسە سورىمىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

525/4 ـ وعن أَبي بُردَةَ عن أَبي موسى الأَشعَريِّ رضي اللّه عنه قال: خَرَجْنَا مَعَ رَسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في غَزاةٍ، ونحْن سِتَّةُ نَفَرٍ بيْنَنَا بَعِير نَعْتَقِبهُ، فَنَقِبتْ أَقدامُنا، وَنَقِبَتْ قَدمي، وَسَقَطَتْ أَظْفاري، فَكُنَّا نَلُفُّ عَلى أَرْجُلِنا الخِرَقَ، فَسُمِيت غَزوَةَ ذَاتِ الرِّقاعِ لِما كُنَّا نَعْصِبُ عَلى أَرْجُلِنَا من الخِرَقَ، قالَ أَبو بُردَةَ: فَحَدَّثَ أَبو مُوسَى بِهَذا الحَدِيثِ، ثُمَّ كَرِهَ ذلكَ، وقالَ: ما كنْتُ أَصْنَعُ بِأَنْ أَذْكُرهُ، قالَ: كَأَنَّهُ كَرِهَ أَنْ يَكُونَ شَيْئاً مِنْ عَمَلِهِ أَفْشاهُ. متفقٌ عليه.

**525/4** ـ ئەبۇبۇردە، ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن غازاتقا چىقتۇق. ھەر ئالتەيلەنگە بىر تۆگە توغرا كەلگەن بولۇپ بولۇپ نۆۋەتلىشىپ مىنەتتۇق،پۇتلىرىمىز قاپىرىپ كەتتى،مېنىڭمۇ پۇتلىرىم قاپىرىپ تىرناقلىرىم چۈشۈپ كەتتى. بىز پۇتلىرىمىزغا لاتا ئورىۋالغان ئىدۇق، بىز پۇتلىرىمىزغا لاتا ئورىۋالغانلىقىمىز شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ غازات «ياماق غازىتى» دەپ ئاتالدى. ئەبۇبۇردە مۇنداق دەيدۇ: ئەبۇمۇسا بۇ ھەدىسنى سۆزلەپ بولۇپ ئاندىن بۇنداق سۆزلەپ كەتكەنلىكىنى ياقتۇرماي: مەن ئۇ ئىشنى سۆزلەپ نېمە قىلىمەن، دېدى. گوياكى ئەبۇمۇسا ئۆز ئەمەلىدىن بىرەر نەرسىنى ئاشكارىلاشنى خالىمىغاندەك قىلاتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس ]

526/5 ـ وعن عمرو بن تَغْلِب بفتح التاءِ المثناةِ فوقَ وإِسكان الغين المعجمة وكسر الّلام رضي اللّه عنه، أَنَّ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أُتِيَ بمالٍ أَوْ سبي فَقسَّمهُ، فَأَعْطَى رجالاً، وتَرَكَ رِجالاً، فَبَلَغَهُ أَنَّ الَّذِينَ تَرَكَ عَتبُوا، فَحمِدَ اللَّه، ثُمَّ أَثْنَى عَلَيهِ، ثُمَّ قال: «أَمَا بَعدُ، فَوَاللَّه إِنِّي لأُعْطِي الرَّجُلَ وَأَدَعُ الرَّجُلَ، والَّذي أَدَعُ أَحَبُّ إِليَّ مِنَ الَّذِي أُعْطِي، ولَكِنِّي إِنَّمَا أُعطِي أَقوَاماً لِما أَرى في قُلُوبِهِمْ مِن الجَزعِ والهَلَعِ، وَأَكِلُ أَقْواماً إِلى ما جعَلَ اللَّه في قُلُوبِهِمْ مِنَ الغِني والخَيْرِ، مِنْهُمْ عَمْرُو بنُ تَغلِبَ» قال عمرُو بنُ تَغْلِبَ: فَواللَّهِ ما أُحِبُّ أَن لي بِكلِمةِ رَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حُمْرَ النَّعَمِ. رواه البخاري.

**526/5** ـ ئەمر ئىبنى تەغلىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىرتۇركۈم مال ـ مۈلۈك ياكى ئولجا كەلتۈرۈلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى تەقسىم قىلىپ بەزىلەرگە بېرىپ، بەزىلەرگە بەرمىدى. مال بەرمىگەن كىشىلەرنىڭ رەنجىپ قالغانلىق خەۋىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يەتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام الله غا ھەمدۇ ـ سانا ئېيتىپ ئاندىن: « مەقسەتكە كەلسەك، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، جەزمەن مەن غەنىمەتتىن بەزىلەرگە بېرىپ، بەزىلەرگە بەرمىدىم. بەرگەن كىشىلىرىمدىن بەرمىگەن كىشىلىرىم ماڭا سۆيۈملۈكرەكتۇر!، لېكىن مەن دىللىرىدا قورقۇنچ ۋە غەمكىنلىكنى كۆرگەن كىشىلەرگە بەردىم . الله قەلبلىرىگە بايلىق ۋە ياخشىلىقنى ئاتا قىلغان كىشىلەرگە بەرمىدىم. ئەمرى ئىبنى تەغلىب مانا شۇلارنىڭ قاتارىدىندۇر » دېدى. ئەمرى ئىبنى تەغلىب : الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ماڭا قارىتا قىلغان بىر ئېغىز سۆزى مەن ئۈچۈن ئەرەبلەرنىڭ ئارزۇلايدىغان قىزىل تۆگىسىدىنمۇ سۆيۈملۈكتۇر، دېدى. [بۇخارىدىن]

527/6 ـ وعن حَكيمِ بن حِزامٍ رضي اللَّه عنه أنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «اليدُ العُليا خَيْرٌ مِنَ اليَدِ السُّفْلى، وابْدَأْ بمَنْ تَعُولُ، وَخَيْرُ الصَّدَقَةِ عنْ ظَهْرِ غِنى، ومَنْ يَسْتَعْفِفْ يُعِفُّهُ اللَّه، ومَنْ يَسْتَغْنِ يُغْنِهِ اللَّه» متفقٌ عليه. وهذا لفظ البخاري، ولفظ مسلم أخصر.

**527/6** ـ ھەكىم ئىبنى ھىزام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۈستۈن قول (بەرگۈچى قول) تۆۋەن قولدىن (ئالغۇچى قولدىن) ياخشىدۇر، ياخشىلىق قىلىشتا ئۆزەڭنىڭ يېقىن كىشىلىرىڭدىن باشلىغىن،سەدىقىنىڭ ياخشىسى ھاجىتىڭدىن ئاشقىنىنى بېرىشتۇر. كىمكى ئىپپەت تەلەپ قىلسا الله ئۇنى ئىپپەتلىك قىلىدۇ، (كىمكى سوراشتىن ساقلىنىشنى تەلەپ قىلسا الله ئۇنى سوراشتىن ساقلايدۇ) كىمكى بىھاجەت بولۇشنى تەلەپ قىلسا، الله ئۇنى بىھاجەت قىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

528/7 ـ وعن سفيانَ صَخْرِ بنِ حَرْبٍ رضي اللَّه عنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تُلْحِفُوا في المسألَةِ، فوَاللَّه لا يَسْألُني أحَدٌ مِنْكُمْ شَيْئاً، فَتُخرِجَ لَهُ مَسْألَتُهُ مِنِّي شَيْئاً وَأَنا لَهُ كارِهٌ، فَيُبَارَكَ لَهُ فيما أعْطَيْتُهُ» رواه مسلم.

**528/7** ـ ئەبۇسۇفيان سەخرى ئىبنى ھەرب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەردىن نەرسە سوراشتا چىڭ تۇرىۋالماڭلار، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بىرەرىڭلار مەندىن بىرەرنەرسە سورىسا مەن ئۇنىڭ سوراشتا چىڭ تۇرىۋالغان ھالىتىگە قارىتا ياقتۇرمىغان ھالەتتە ئۇ نەرسىنى چىقىرىپ بەرسەم، مەن ئۇنىڭغا بەرگەن نەرسىدە بەرىكەت بولمايدۇ». [مۇسلىمدىن]

529/8 ـ وعن أبي عبدِ الرحمنِ عَوفِ بن مالك الأشْجَعِيِّ رضي اللَّه عنه قالَ: كُنَّا عِنْدَ رسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم تِسعَةً أوْ ثمانيةً أوْ سَبْعَةً، فقَالَ: ألاَ تُبَايِعُونَ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وكُنَّا حَديثي عَهْدٍ بِبيْعَةٍ، فَقُلْنا: قَدْ بايعْناكَ يا رسُولَ اللَّهِ، ثم قال: «ألا تبايعون رسول الله؟» فبسطنا أيدينا وقلنا قد بايعناك يا رسول الله فَعَلاَمَ نَبَايِعُكَ؟ قال: «على أنْ تَعْبُدُوا اللَّه ولا تُشْرِكُوا بِهِ شَيْئاً، والصَّلَوَاتِ الخَمْسِ وَتطِيعُوا» وَأَسرَّ كلمَةً خَفِيةً: «وَلاَ تَسْألُوا النَّاسِ شَيْئاً» فَلَقَدْ رَأيتُ بَعْضَ أُولِئكَ النَّفرِ يَسْقُطُ سَوْطُ أحدِهِمْ فَما يَسْألُ أحَداً يُنَاوِلُهُ إيَّاهُ رواه مسلم.

**529/8** ـ ئەبۇئابدۇراھمان ئەۋف ئىبنى مالىك ئەشجەئى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا توققۇز ياكى سەككىز ياكى يەتتە نەپەر ئادەم بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله نىڭ رەسۇلىغا بەيئەت قىلمامسىلەر؟» دېدى. بىز بەيئەت قىلغىلى ئۇزۇن بولمىغان ئىدى، بىز: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىز ساڭا بەيئەت قىلغان ئىدۇققۇ؟ دېدۇق. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە: «الله نىڭ رەسۇلۇلىغا بەيئەت قىلمامسىلەر؟» دېدى. بىز قوللىرىمىزنى سونۇپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەمدى بىز ساڭا بەيئەت قىلغان ئىدۇق، بىز ساڭا نېمىگە بەيئەت قىلىمىز؟ دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي ئىبادەت قىلىشقا، بەش ۋاخ نامازنى ئوقۇشقا ۋە ئىتائەتچان بولۇشقا» دېدى ۋە ئاۋازىنى پەس قىلىپ: «كىشىلەردىن ھېچ

نەرسە سورىماسلىقتا» دېدى. مەن ئاشۇ كىشىلەرنىڭ بەزىسىنىڭ قامچىسى چۈشۈپ كەتسە بىرەرسىدىن شۇنى ئېلىپ بېرىشنىمۇ سورىمىغانلىقىنى كۆردۈم. [مۇسلىمدىن]

530/9 ـ وعن ابن عمر رضي اللّه عنهما أنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لاَ تَزَالُ المَسألَةُ بِأحَدِكُمْ حَتى يَلْقى اللّه تعالى ولَيْسَ في وَجْهِهِ مُزْعَةُ لَحْمٍ» متفقٌ عليه.

530/9 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن ھەمىشە تىلەمچىلىك قىلغان ئادەم الله تائالاغا يۈزىدە بىرەر پارچە گۆش يوق ھالدا ئۇچرىشىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

531/10 ـ وعنه أنَّ رَسُولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال وهو على المِنبرِ، وَذَكَرَ الصَّدقَةَ والتَّعَفُّفَ عَنِ المسألَةِ: «اليَد العلْيا خَيْرٌ مِنَ اليَدِ السُّفْلى» وَاليَد العُليا هِيَ المُنْفِقة، والسُّفْلَى هِيَ السَّائِلَة. متفقٌ عليه.

531/10 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنبەرنىڭ ئۈستىدە تۇرۇپ نۇتۇق سۆزلىدى، سەدىقە قىلىش ۋە تىلەمچىلىك قىلىشتىن ئېيىپەتلىك بولۇشنى تىلغا ئېلىپ: «ئۈستۈنكى قول، ئاستىنقى قولدىن ياخشى، ئۈستۈنكى قول ـ بەرگۈچى قول، ئاستىنقى قول ـ سورىغۇچى قول» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

532/11 ـ وعن أبي هُريرة رضي اللّه عنه قال: قال رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ سَأَلَ النَّاس تَكَثُّراً فَإنَّمَا يَسْألُ جَمْراً، فَلْيستَقِلَّ أوْ لِيَسْتَكثِرْ» رواه مسلم.

532/11 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مېلىنى كۆپەيتىش ئۈچۈن سورىغان ئادەم ھەقىقەتتە ئوتنى سورايدۇ، ئۇ يا ئوتنى ئازايتسۇن، يا ئوتنى كۆپەيتسۇن». [مۇسلىمدىن]

533/12 ـ وعن سمُرَةَ بنِ جُنْدبٍ رضي اللّه عنه قال: قال رسُولُ اللّه صلى اللّه عليه وآله وسَلَّم: «إنَّ المَسألَةَ كَدٌّ يكُدُّ بها الرَّجُلُ وجْهَهُ، إلاَّ أنْ يَسألَ الرَّجُلُ سُلْطاناً أوْ في أمْرٍ لابُدَّ مِنْهُ» رواهُ الترمذي وقال: حديث حسن صحيح

533/12 ـ سەمۇرە ئىبنى جۇندۇپ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەقىقەتەن تىلەمچىلىك بىر تاتىلىغۇچ بولۇپ، كىشى ئۇنىڭ بىلەن يۈزىنى تاتىلايدۇ، لېكىن پادىشاھدىن سورىغان بولسا ياكى كىشىلەردىن سورىسىمۇ ئىلاجىسىزلىقتىن سورىغان بولسا ئۇنداق بولمايدۇ». [تىرمىزىدىن]

534/13 ـ وعن ابن مسعودٍ رضيَ اللّه عنه قال: قال رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ أصابَتْهُ فَاقَةٌ فَأنْزَلَهَا بِالنَّاسِ لَمْ تُسَدَّ فاقَتُهُ، وَمَنْ أنْزَلَها باللّه، فَيُوشِكُ اللّه لَهُ بِرِزقٍ عاجِلٍ أوْ آجِلٍ» رواهُ أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن.

534/13 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر ئادەمگە يوقسۇللۇق يەتسە، ئۇ كىشى ئۇ يوقسۇللۇقنى كىشىلەر ئارقىلىق ھەل قىلىشنى ئويلىسا، ئۇنىڭ يوقسۇللۇق مەسىلىسى ھەل قىلىنمايدۇ ۋە بىر كىشى

يوقسۇللۇقنى الله غا قويسا يەنى الله دىن تىلىسە الله ئۇنىڭ مەسىلىسىنى دەرھال ياكى كېيىنچە بولسىمۇ كېلىدىغان رىزقى بىلەن ھەل قىلىپ بېرىدۇ». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

535/14 - وعَنْ ثَوْبانَ رضيَ اللَّه عنه قال: قال رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ تَكَفَّلَ لي أن لا يسْأَلَ النَّاسَ شَيْئاً، وَأَتَكَفَّلُ له بالجَنَّة؟» فقلتُ: أنا، فكَانَ لاَ يسْأَلُ أَحداً شَيْئاً، رواه أبو داود بإسنادٍ صحيح.

535/14 - سەۋبان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىمكى ماڭا كىشىلەردىن بىر نەرسە سورىماسلىقتا كېپىللىك بەرسە، مەن ئۇنىڭغا جەننەت بىلەن كېپىللىك بېرىمەن» دېدى. مەن: مەن كېپىللىك بېرىمەن، دېدىم. سەۋبان ھەقىقەتەن كىشىلەردىن ھېچ نەرسە سورىمايتتى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

536/15 - وعن أبي بِشْرٍ قَبِيصَةَ بن المُخَارِقِ رضي اللَّه عنه قال: تَحمَّلْت حمَالَةً فَأَتَيْتُ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَسْأَلُهُ فيها، فقال: «أَقِمْ حَتَّى تَأْتِيَنا الصَّدَقَةُ فنأْمُرَ لكَ بِها» ثُمَّ قال: «يا قَبِيصَةُ إنَّ المَسأَلَةَ لا تَحِلُّ إلاَّ لأَحَد ثَلاثَةٍ: رَجُلٌ تَحَمَّلَ حمالَةً، فَحَلَّتْ لَهُ المَسْأَلَةُ حَتَّى يُصيبَها، ثُمَّ يُمْسِكُ. ورجُلٌ أَصابَتْهُ جائِحَةٌ اجْتَاحَتْ مالَهُ، فَحَلَّتْ لهُ المَسأَلَةُ حَتَّى يُصِيبَ قِوَاماً مِنْ عيْشٍ، أَوْ قال: سِداداً مِنْ عَيْشٍ، ورَجُلٌ أَصابَتْهُ فاقَة، حَتى يقُولَ ثلاثَةٌ مِنْ ذَوِي الحِجَى مِنْ قَوْمِهِ: لَقَدْ أَصَابَتْ فُلاناً فَاقَةٌ، فحلَّتْ لَهُ المسْأَلَةُ حتَّى يُصِيبَ قِواماً مِنْ عَيْشٍ، أَوْ قالَ: سِداداً مِنْ عَيْشٍ. فَمَا سِواهُنَّ مِنَ المَسأَلَةِ يا قَبِيصَةُ سُحْتٌ، يأكُلُها صاحِبُها سُحْتاً» رواهُ مسلم.

536/15 - ئەبۇبىشر قەبىسە ئىبنى مۇخارىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن ماجرالاشقان ئىككى تەرەپنى تۈزەپ قويۇش ئۈچۈن بىرىنىڭ ئىقتىسادىي جاۋاپكارلىقىنى ئۈستۈمگە ئالغان ئىدىم. بۇ توغرۇلۇق ياردەم سوراپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن تۇرۇپ تۇرغىن، بىزگە سەدىقە كەلسە ساڭا شۇنىڭدىن بۇيرۇپ بېرەيلى» دېدى. ئاندىن مۇنداق دېدى: «ئى قەبىسە! نەرسە سوراش دېگەن ئۈچ تۈرلۈك كىشىدىن باشقىسىغا دۇرۇس بولمايدۇ. ❶ باشقىلارنىڭ ئىقتىسادىي جاۋاپكارلىقىنى ئۈستىگە ئېلىۋالغان كىشىگە ئاشۇ ھۆددىگە ئالغان نەرسىگە يېتەرلىك نەرسىنى سوراش ھالال بولىدۇ. ئۇنىڭدىن ئارتۇق نەرسە سورىماسلىق كېرەك. ❷ بىر كىشىگە ئاپەت يېتىپ ئۇ كىشىنىڭ مېلى يوقالغان بولسا ئۇ ئادەمگە تۇرمۇشتا ئىشنى يۈرۈشتۈرگىدەك ياكى تۇرمۇشنى رەتكە سالغىدەك نەرسە سوراش دۇرۇس بولىدۇ. ❸ بىر كىشىگە نامراتلىق يېتىپ ئۇنىڭ قەۋمىدىن دۇرۇس ئۈچ كىشى: ھەقىقەتەن پالانچىغا نامراتلىق يەتتى - دەپ گۇۋاھلىق بەرسە ئاندىن ئۇنىڭغا تۇرمۇشتا ئىشنى يۈرۈشتۈرگىدەك ياكى تۇرمۇشنى رەتكە سالغىدەك نەرسە سوراش دۇرۇس بولىدۇ. ئى قەبىسە! يۇقىرىقى ئۈچ خىل سوراشتىن باشقا خىلدىكى سوراش ھارامدۇر، بۇ خىلدىكى سورىغۇچى ئۇنى ھارامدىن يەيدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

537/16 - وعن أبي هريرة رضيَ اللَّه عنه أنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لَيْسِ المِسْكِينُ الَّذِي يطُوفُ عَلى النَّاسِ تَرُدُّهُ اللُّقْمَةُ واللُّقْمَتانِ، وَالتَّمْرَةُ والتَّمْرتَانِ، وَلَكِنَّ المِسْكِينَ الّذِي لا يجِدُ غِنًى يُغْنِيهِ، وَلاَ يُفْطَنُ لَهُ، فَيُتَصدَّقَ عَلَيْهِ، وَلاَ يَقُومُ فَيسْأَلَ النَّاسَ» متفقٌ عليه.

537/16 - ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «باشقىلارنىڭ ئىشىكى ئالدىدىن ۋە بىر لوقما ئىككى لوقما تائام بىلەن

بىر تال ئىككى تال خورما بىلەن قايتقان ئادەم مىسكىن ئەمەس. ئەمەلىيەتتە مىسكىن دېگەن ئۆزىنى بىھاجەت قىلغىدەك بايلىق تاپالمايدىغان، ئۇنىڭ ئاجىزلىقى سېزىلمىگەچكە سەدىقىمۇ بېرىلمەيدىغان ھەم كىشىلەردىن تىلەشنى خالىمايدىغان كىشىدۇر» دېگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 58 ـ باب

### سورىمىغان ۋە تاما قىلمىغان نەرسىنى ئېلىشنىڭ دۇرۇسلىقى توغرىسىدا

538/1 ـ عَنْ سالمِ بنِ عبدِ اللَّهِ بنِ عُمَرَ، عَنْ أَبيهِ عبدِ اللَّهِ بنِ عُمَرَ، عَنْ عُمَرَ رضي اللَّه عنهم قال: كان رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُعْطِيني العطَاءَ، فَأَقُولُ: أعطِهِ مَن هو أفقَرُ إِلَيهِ مِنِّي، فقال: «خُذْهُ، إِذَا جاءَكَ مِن هذا المَالِ شَيءٌ، وَأَنْتَ غَيْرُ مُشْرِفٍ ولا سَائِلٍ، فَخُذْهُ فتَموَّلْهُ فَإِن شِئتَ كُلْهُ، وإِن شِئْتَ تَصَدَّقْ بِهِ، وَمَا لا، فَلا تُتبِعْهُ نَفْسَكَ» قال سالمٌ: فَكَانَ عَبدُ اللَّهِ لا يسأَلُ أَحداً شَيْئاً، وَلا يَرُدُّ شَيئاً أُعْطِيه. متفقٌ عليه.

538/1 ـ سالىم ئىبنى ئابدۇللاھدىن بۇۋىسى ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا سوۋغا بېرەتتى مەن ئۇنى مەندىنمۇ كەمبەغەلرەك كىشىگە بەرگىن ـ دەيتتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى ئالغىن، قاچانكى ساڭا مۇشۇ ماللاردىن بىرەر نەرسە كېلىپ قالسا ۋەھالەنكى سەن ئۇ مالنى تاما قىلمىغان ياكى سورىمىغان بولساڭ، ئۇنى ئېلىپ مېلىڭغا ئايلاندۇرۇۋالغىن، ئەگەر خالىساڭ ئۇنى يېگىن، خالىساڭ سەدىقە قىل، ئەگەر ئۇنداق بولمىسا ئالما، كۆڭلۈڭنى ئۇنىڭغا مايىل قىلما» دەيتتى. سالىم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېدى: ئابدۇللاھ كىشىلەردىن بىر نەرسە سورىمايتتى ۋە بېرىلگەن نەرسىنى قايتۇرمايتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 59 ـ باب

### ھالال ئەمگەككە تايىنىپ ياشاش، تىلەش ۋە تاما قىلىشتىن ساقلىنىش توغرىسىدا

الله مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَإِذَا قُضِيَتِ الصَّلَاةُ فَانْتَشِرُوا فِي الْأَرْضِ وَابْتَغُوا مِنْ فَضْلِ اللَّهِ﴾ ﴿ناماز ئوقۇلۇپ بولغاندا (يەنى نامازدىن پارىغ بولغىنىڭلاردىن كېيىن) زېمىنغا تارىلىپ، الله نىڭ پەزلىدىن تەلەپ قىلىڭلار﴾[1].

539/1 ـ وعنْ أَبي عبدِ اللَّه الزُّبَيْرِ بنِ العوَّامِ رضي اللَّه عنه قالَ: قالَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لأَنْ يَأْخُذَ أَحَدُكُم أَحبُلَهُ ثُمَّ يَأْتِيَ الجَبَلَ، فَيَأْتِيَ بحُزْمَةٍ مِن حَطَبٍ عَلى ظَهرِهِ فَيَبيعَهَا، فَيَكُفَّ اللَّهُ بها وَجْهَهُ، خَيْرٌ لَهُ مِنْ أَن يَسأَلَ النَّاسَ، أَعطَوْهُ أَوْ مَنَعُوهُ» رواه البخاري.

539/1 ـ ئەبۇئابدۇللاھ زۇبەير ئىبنى ئەۋۋام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن بىرىڭلارنىڭ ئارغامچىنى ئېلىپ تاققا

[1] سۈرە جۇمە 10 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى

چىقىپ، بىر باغلام ئوتۇننى مۈرىسىگە ئارتىپ كېلىپ، ئۇنى سېتىشى، شۇ ئارقىلىق الله ئۇنىڭ يۈزىنى تىلەمچىلىك قىلىشتىن توسۇشى، ئۇنىڭ ئۈچۈن كىشىلەردىن تىلىگىنىدىن ياخشىدۇر. چۈنكى كىشىلەر ئۇنىڭغا يا بېرىدۇ، يا بەرمەيدۇ». [بۇخارىدىن]

540/2 ـ وعن أبي هُريرة رضي اللَّه عنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لأَنْ يحْتَطِبَ أَحَدُكُم حُزمَةً على ظَهرِه، خَيْرٌ له من أَنْ يَسأَل أَحَداً، فَيُعْطِيَه أَو يمْنَعَهُ» متفقٌ عليه.

**540/2** ـ ئەبۇهۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن بىرىڭلارنىڭ مۈرىسىگە بىر باغلام ئوتۇننى ئارتىپ كەلگەنلىكى، ئۇنىڭ ئۈچۈن بىر كىشىدىن بىر نەرسە تىلىگەندىن ياخشىدۇر، ئۇكىشى يا بېرىدۇ، يا بەرمەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

541/3 ـ وعنه عنِ النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «كان دَاوُدُ عليهِ السَّلامُ لا يَأْكُل إِلاَّ مِن عَملِ يَدِهِ» رواه البخاري.

**541/3** ـ ئەبۇهۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «داۋۇد ئەلەيھىسسالام پەقەت ئۆز ئەمگىكىدىن يەيتتى». [بۇخارىدىن]

542/4 ـ وعنه أن رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «كَانَ زَكَرِيَّا عليه السَّلامُ نجَّاراً» رواه مسلم.

**542/4** ـ ئەبۇهۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام ياغاچچى ئىدى». [مۇسلىمدىن]

543/5 ـ وعن المِقدَامِ بن مَعْدِ يكَرِبَ رضي اللَّه عنه، عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَا أَكَلَ أَحَدٌ طَعَاماً خَيْراً مِن أَنْ يَأْكُلَ مِن عملِ يَدِهِ، وَإِنَّ نَبيَّ اللَّه دَاوُدَ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كان يَأْكلُ مِن عَمَلِ يَدِهِ» رواه البخاري.

**543/5** ـ مىقداد ئىبنى مەئدىي كەرىبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھېچبىر كىشى ئۆز ئەمگىكى ئارقىلىق يېگەن تائامدىنمۇ ياخشىراق تائام يېمەس، الله نىڭ پەيغەمبىرى داۋۇد ئەلەيھىسسالاممۇ ئۆز ئەمگىكى ئارقىلىق يەيتتى». [بۇخارىدىن]

## 60ـ باب

### مەردلىك، سېخىلىق ۋە الله غا ئىشەنگەن ھالدا ياخشىلىق يوللىرىغا پۇل سەرپ قىلىش توغرىسىدا

الله مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَا أَنْفَقْتُمْ مِنْ شَيْءٍ فَهُوَ يُخْلِفُهُ﴾ «(الله نىڭ يولىدا) بەرگەن نەرسەڭلارنىڭ ئورنىنى الله تولدۇرۇپ بېرىدۇ»[1] ﴿وَمَا تُنْفِقُوا مِنْ خَيْرٍ فَلِأَنْفُسِكُمْ وَمَا تُنْفِقُونَ إِلاَّ ابْتِغَاءَ وَجْهِ اللَّهِ وَمَا تُنْفِقُوا مِنْ خَيْرٍ يُوَفَّ إِلَيْكُمْ وَأَنْتُمْ لا تُظْلَمُونَ﴾ «مېلىڭلاردىن نېمىنى خەير ـ ئېھسان قىلماڭلار، ئۇ ئۆزەڭلارنىڭ پايدىسى ئۈچۈندۇر. سىلەر پەقەت الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈنلا خەير ـ ئېھسان قىلىسىلەر، مېلىڭلاردىن

[1] سۈرە سەبەئ 39 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

نېمىنى خەير ـ ئېھسان قىلماڭلار، سىلەرگە ئۇنىڭ ساۋابى تولۇق بېرىلىدۇ، سىلەرگە زۇلۇم قىلىنمايدۇ﴾[1] ﴿وَمَا تُنْفِقُوا مِنْ خَيْرٍ فَإِنَّ اللَّهَ بِهِ عَلِيمٌ﴾ ﴿مېلىڭلاردىن نىمىنى خەير ـ ئېھسان قىلماڭلار، الله ھەقىقەتەن ئۇنى بىلگۈچىدۇر﴾.[2]

544/1 ـ وعَن ابنِ مسعودٍ رضي اللّه عنه، عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا حَسَدَ إلاَّ في اثنتينِ: رَجُلٌ آتَاهُ اللّه مَالاً، فَسَلَّطَه عَلَى هَلَكَتِهِ في الحَقِّ، وَرَجُلٌ آتَاه اللّه حِكْمَةً، فَهُوَ يَقْضِي بِهَا وَيُعَلِّمُها» متفقٌ عليه.

**544/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «پەقەت ئىككى خىل كىشىگىلا ھەسەت قىلىشقا بولىدۇ. ئۇنىڭ بىرى، الله مال ئاتا قىلغان ئاندىن ئۇ كىشىنى ھەق يولغا ئىشلىتىشكە نېسىپ قىلغان كىشى. يەنە بىرى، الله ئىلىم ئاتا قىلغان، ئاندىن شۇ ئىلىم بىلەن ھەق ـ ناھەقنى ئايرىيدىغان ۋە ئۇنى باشقىلارغا ئۆگىتىدىغان كىشى». (بۇ دېگەنلىك: بۇ ئىككى خىسلەت مەندىمۇ بولۇپ قالسىچۇ، دەپ قىزىقىشتۇر). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

545/2 ـ وعنه قالَ: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَيُّكُمْ مَالُ وَارِثِهِ أَحَبُّ إِليه مِن مَالِهِ؟» قالُوا: يا رَسولَ اللّه. ما مِنَّا أَحَدٌ إِلاَّ مَالُهُ أَحَبُّ إِليه. قال: «فإِنَ مَالَه ما قَدَّمَ وَمَالَ وَارِثِهِ ما أَخَّرَ» رواه البخاري.

**545/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەردىن قايسىڭلارغا ئۆز مېلىدىن مىراسخورىنىڭ مېلى ياخشىراق؟» دېدى. ئۇلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىزنىڭ ھەر بىرىمىزگە پەقەت ئۆزىمىزنىڭ مېلىلا ياخشىراقتۇر، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەقىقەتەن ئىشلىتىۋالغىنى ئۆزىنىڭ مېلى، قويۇپ قويغىنى مىراسخورنىڭ مېلىدۇر» دېدى. [بۇخارىدىن]

546/3 ـ وعَن عَدِيٍّ بنِ حاتم رضي اللّه عنه أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «اتَّقُوا النَّارَ وَلَوْ بِشِقِّ تَمْرَةٍ» متفقٌ عليه.

**546/3** ـ ئەدىي ئىبنى ھاتەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر تال خورمىنىڭ يېرىمى چاغلىق نەرسىنى سەدىقە قىلىپ بولسىمۇ دوزاختىن ساقلىنىڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

547/4 ـ وعن جابرٍ رضي اللّه عنه قال: ما سُئِل رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم شَيْئاً قَطُّ فقالَ: لا. متفقٌ عليه.

**547/4** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ھەر قاچان بىرەر نەرسە سورالغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەرگىزمۇ ياق دەپ باقمىغان ئەمەس. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

---

[1] سۈرە بەقەرە 272 ـ ئايەت.
[2] سۈرە بەقەرە 273 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

548/5 ـ وعن أبي هُريرة رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم: «مَا مِنْ يَوْمٍ يُصبِحُ العِبادُ فِيهِ إلاّ مَلَكَانِ يَنْزِلانِ، فَيَقُولُ أَحَدَهُمَا: اللّهُمَّ أعطِ مُنْفِقاً خَلَفاً، وَيَقُولُ الآخَرُ: اللّهُمَّ أعطِ مُمسكاً تَلَفاً» متفقٌ عليه.

**548/5 ـ** ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بەندىلەر ئۇچۇن ھەر سەھەردە ئىككى پەرىشتە چۈشۈپ، بىرى: ئى الله خەيرلىك ئىشلارغا خىراجەت قىلغۇچىنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇپ بەرگىن ـ دەيدۇ. يەنە بىرى: ئى الله بېخىلنىڭ مېلىنى يوق قىلىۋەتكىن، دەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

549/6 ـ وعنه أن رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم قال: «قال اللّه تعالى: أنفِق يا ابْنَ آدمَ يُنْفَقْ عَلَيْكَ» متفقٌ عليه.

**549/6 ـ** ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: "ئى ئادەم بالىسى! الله يولىدا خەجلىگىن، ساڭىمۇ بېرىلىدۇ"». [ بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

550/7 ـ وعنْ عبد اللّهِ بن عَمْرو بن العَاصِ رضي اللّه عنهُما أنَّ رَجُلاً سَأَلَ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم: أيُّ الإِسلامِ خَيْرٌ؟ قال: «تُطْعِمْ الطَّعَامَ، وَتَقْرَأُ السَّلامَ عَلى مَنْ عَرَفْتَ وَمَنْ لم تَعْرِفْ» متفقٌ عليه.

**550/7 ـ** ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمىر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىرئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: ئىسلامدا قايسى ئەمەل ياخشى؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كەمبەغەللەرگە تائام بېرىش، تونىغان ـ تونىمىغان كىشىلەرگە سالام بېرىش» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

551/8 ـ وعنه قال: قالَ رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم: «أرْبَعونَ خَصلَةً أعلاهَا مَنِيحَةُ العَنْزِ ما مِن عَاملٍ يعْملُ بخَصلَةٍ منها رَجَاءَ ثَوَابِهَا وَتَصْديقَ مَوْعُودِهَا إلاّ أَدْخَلَهُ اللّه تعالى بِهَا الجَنَّةَ» رواه البخاري. وقد سبقَ بيان هذا الحديث في باب بَيَانِ كَثرَةِ طُرقِ الخَيْرِ.

**551/8 ـ** ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمىر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىرىق خىسلەت بار، ئۇنىڭ يۇقىرىسى، ئۆزىنىڭ ئۆچكىسىنىڭ سۈتىنى سېغىپ ئىچىۋېلىشى ئۈچۈن مۇسۇلمان بۇرادىرىگە ئارىيەت بېرىپ تۇرۇشتۇر. قانداق بىر ئادەم الله نىڭ ساۋابىنى ئۈمىد قىلىپ ۋە الله نىڭ ۋەدىسىگە ئىشىنىپ ئاشۇ خىسلەتلەرنىڭ بىرەرسىگە ئەمەل قىلسا، شۇنىڭ سەۋەبى بىلەن الله ئۇنى جەننەتكە كىرگۈزىدۇ». [بۇخارىدىن]

552/9 ـ عن أبي أُمَامَةَ صُدَيِّ بنِ عَجْلانَ رضي اللّهُ عنه قال: قال رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم: «يا ابْنَ آدَمَ إنَّكَ إن تَبْذُلَ الفَضْلَ خَيْرٌ لَكَ، وإن تُمْسِكَهُ شَرٌّ لَكَ، وَلا تُلامُ عَلى كَفَافٍ، وَابْدأْ بِمَنْ تَعُولُ، والْيَدُ العُلْيَا خَيْرٌ مِنَ الْيَدِ السُّفْلَى» رواه مسلم.

**552/9 ـ** ئەبۇئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئى ئادەم بالىسى! ھاجىتىڭدىن ئاشقان مېلىڭنى خەجلەش سەن ئۈچۈن

ياخشىدۇر، ئۇنى تۇتۇپ قالغىنىڭ سەن ئۈچۈن ياماندۇر. ئۆز تۇرمۇشۇڭدىن ئېشىنالمىساڭ، مالامەت قىلىنمايسەن. ياخشىلىق قىلىشتا يېقىن كىشىلىرىڭدىن باشلىغىن، ئۈستۈن قول ئاستىنقى قولدىن ياخشىدۇر». [مۇسلىمدىن]

553/10 ـ وعن أنسٍ رضي اللّه عنه قال: ما سُئِلَ رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم عَلَى الإِسْلامِ شَيْئاً إلا أعْطاه، وَلَقَدْ جَاءَه رَجُلٌ فَأَعطاه غَنَماً بَيْنَ جَبَلَينِ، فَرَجَعَ إلى قومِهِ فقَالَ: يَا قَوْمِ أَسْلِمُوا فَإِنَّ مُحَمداً يُعْطِي عَطَاءَ مَنْ لا يَخْشَى الفَقْرَ، وَإِنْ كَانَ الرَّجُلُ لَيُسْلِمُ مَا يُرِيدُ إِلاَّ الدُّنْيَا، فَمَا يَلْبَثُ إِلاَّ يَسِيراً حَتَّى يَكُونَ الإِسْلامُ أَحَبَّ إِلَيه منَ الدُّنْيَا وَمَا عَلَيْهَا. رواه مسلم.

553/10 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئىسلام ئۈچۈن ھەرقاچان بىرەر نەرسە سورالسا ئۇنى بېرەتتى. بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بىر نەرسە سوراپ كېلىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ئىككى تاغ ئارىسىدىكى بىر توپ پادىنى بېرىۋەتتى. ئۇ كىشى مەھەللىسىگە قايتىپ بېرىپ: ئى قەۋمىم! مۇسۇلمان بولۇڭلار! ھەققەتەن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام، ئۆزى كەمبەغەل بولۇپ قېلىشتىن قورقمايدىغان كىشىدەك بېرىدىكەن دېدى. گەرچە بىر كىشى مال ـ دۇنيا ئۈچۈن مۇسۇلمان بولغان بولسىمۇ، ئۇزۇن ئۆتمەيلا ئىسلام ئۇ كىشى ئۈچۈن دۇنيا ۋە دۇنيادىكى بارلىق نەرسىدىن سۆيۈملۈك بولۇپ كېتەتتى. [مۇسلىمدىن]

554/11 ـ وعن عُمَرَ رضيَ اللّه عنه قال: قَسَمَ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَسْماً، فَقُلْتُ: يا رسولَ اللّه لَغَيْرُ هَؤُلاَءِ كَانُوا أَحَقَّ بِهِ مِنْهُم؟ قال: «إِنَّهُمْ خَيَّرُونِي أَن يَسأَلُونِي بِالْفُحشِ، أَوْ يُبَخِّلُونِي، فَلَستُ بِبَاخِلٍ» رواه مسلم.

554/11 ـ ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مال تەقسىم قىلدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سەن مال بەرگەن ماۋۇ كىشىلەرگە قارىغاندا بۇ نەرسىلەرگە ئېرىشىشكە باشقىلار لايىقراق ئىدى، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇلار (ئىمانىنىڭ ئاجىزلىقىدىن) مەندىن سوراشتا چىڭ تۇرۇۋالدى. مەن ئۇلارغا سورىغىنىنى بېرىشىم كېرەك بولمىسا ئۇلار مېنى "بېخىل" دەيدۇ. ئەمىلىيەتتە مەن بېخىل ئەمەسمەن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

555/12 ـ وعن جُبَيْرِ بنِ مُطعِمٍ رضيَ اللّه عنه أنه قال: بَيْنَمَا هُوَ يسِيرُ مَعَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَقْفَلَهُ مِن حُنَيْنٍ، فَعَلِقَهُ الأَعْرَابُ يسَأَلُونَهُ، حَتَّى اضْطَرُّوهُ إِلى سَمُرَةٍ فَخَطَفَتْ رِدَاءَهُ، فَوَقَفَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: «أَعْطُونِي رِدَائِي، فَلَوْ كَانَ لِي عَدَدُ هذِهِ العِضَاهِ نَعَماً، لَقَسَمْتُهُ بَيْنَكُمْ، ثم لا تَجِدُونِي بَخِيلاً وَلا كَذَّاباً وَلا جَبَاناً» رواه البخاري.

555 /12ـ جۇبەير ئىبنى مۇتئىم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ھۇنەيىن غازىتىدىن قايتىش يولىدا، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە كېتىپ باراتتى. ئەرابلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بىر نەرسە سوراپ، ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى قىستاپ بىر دەرەخ تۈۋىگە ئاپىرىپ قويدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تونى دەرەخكە ئىلىنىپ قالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام توختاپ: «تونۇمنى بېرىڭلار، ئەگەر مېنىڭ مۇشۇ دەرەخنىڭ تىكەنلىرىدەك كۆپ ماللىرىم

بولغان بولسا، چوقۇم سىلەرگە تەقسىم قىلىپ بېرىۋېتكەن بولاتتىم. شۇندىلا مېنى بېخىل، كاززاپ، قورقۇنچاق دەپ ھېس قىلمىغان بولاتتىڭلار» دېدى. [بۇخارىدىن]

556/13 ـ وعن أبي هُريرة رضيَ اللَّهُ عنه أنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَا نَقَصَتْ صَدَقَةٌ مِنْ مَالٍ، وَمَا زَادَ اللَّهُ عَبْداً بِعَفْوٍ إِلاَّ عِزّاً، وَمَا تَوَاضَعَ أَحَدٌ للَّهِ إِلاَّ رَفَعَهُ اللَّهُ عَزَّ وجلَّ» رواه مسلم.

556/13 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سەدىقە مالنى كېمەيتمەيدۇ، ھەر قانداق بىر بەندە كەچۈرۈمچان بولىدىكەن، الله ئۇنىڭ ئىززىتىنى زىيادە قىلىدۇ. بىر كىشى الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن كەمتەر بولسا، الله ئەززەۋەجەللە ئۇنىڭ مەرتىۋىسىنى يەنىمۇ كۆتىرىدۇ» [مۇسلىمدىن]

557/14 ـ وعن أبي كَبشَةَ عُمرو بنَ سَعدٍ الأَنْمَارِيِّ رضي اللَّه عنه أنه سمِعَ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «ثَلاثَةٌ أُقْسِمُ عَلَيهِنَّ وَأُحَدِّثُكُم حَديثاً فَاحْفَظُوهُ: مَا نَقَصَ مَالُ عَبدٍ مِن صَدَقَةٍ، وَلا ظُلِمَ عَبْدٌ مَظْلَمَةً صَبَرَ عَلَيهَا إِلاَّ زَادَهُ اللَّهُ عِزّاً، وَلا فَتَحَ عَبْدٌ باب مَسأَلَةٍ إِلاَّ فَتَحَ اللَّه عَلَيْهِ باب فَقْرٍ، أَوْ كَلِمَةً نَحْوَهَا. وَأُحَدِّثُكُم حَديثاً فَاحْفَظُوهُ. قال إِنَّمَا الدُّنْيَا لأَرْبَعَةِ نَفَرٍ: عَبدٍ رَزَقَه اللَّه مَالاً وَعِلْماً، فَهُوَ يَتَّقِي فِيهِ رَبَّهُ، وَيَصِلُ فِيهِ رَحِمَهُ، وَيَعْلَمُ للَّهِ فِيهِ حَقا فَهذَا بأَفضَل المَنازِل. وَعَبْدٍ رَزَقَهُ اللَّه عِلْماً، وَلَمْ يَرْزُقْهُ مَالاً فَهُوَ صَادِقُ النِّيَّةِ يَقُولُ: لَو أَنَّ لِي مَالاً لَعمِلْتُ بِعَمَل فُلانٍ، فَهُوَ بِنِيَّتُهُ، فَأَجْرُهُمَا سَوَاءٌ. وَعَبْدٍ رَزَقَهُ اللَّهُ مَالاً، وَلَمْ يرزُقْهُ عِلْماً، فهُوَ يَخْبِطُ فِي مالِهِ بِغَيرِ عِلمٍ، لا يَتَّقِي فِيهِ رَبَّهُ وَلا يَصِلُ فيه رَحِمَهُ، وَلا يَعلَمُ للَّهِ فِيهِ حَقا، فَهَذَا بأَخْبَثِ المَنَازِلِ. وَعَبْدٍ لَمْ يرزُقْهُ اللَّه مَالاً وَلا عِلْماً، فَهُوَ يَقُولُ: لَوْ أَنَّ لِي مَالاً لَعَمِلْتُ فِيهِ بِعَمَل فُلانٍ، فَهُوَ نِيَّتُهُ، فوِزْرُهُمَا سَوَاءٌ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

557/14 ـ ئەبۇكەبشە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ئۈچ ئىش بار. مەن ئۇنى قەسەميات بىلەن سىلەرگە سۆزلەپ بېرىمەن ۋە يەنە بىر سۆز بار ئۇنى ئېسىڭلاردا مەھكەم ساقلاڭلار. سەدىقە بەرگەنلىكتىن بەندىنىڭ مېلى كەملەپ قالمايدۇ. زۇلۇم قىلىنغان بىر بەندە ئۇ زۇلۇمغا سەۋر قىلسىلا الله ئۇنىڭ ئىززىتىنى زىيادە قىلىدۇ. بىر بەندە تىلەمچىلىكنىڭ ئىشىكىنى ئاچسىلا، الله ئۇنىڭغا قەلەندەرلىكنىڭ ئىشىكىنى ئېچىۋېتىدۇ» دېدى. ياكى ئۇنىڭغا ئوخشاش سۆزنى قىلدى. «سىلەرنىڭ ئەستە ساقلىۋېلىشىڭلار ئۈچۈن سۆزلەپ بېرىدىغان سۆزۈم شۇكى، ھەققەتەن دۇنيادا تۆت تۈرلۈك ئادەم بولىدۇ. بىرىنچىسى، الله ئۇنىڭغا مال ۋە ئىلىم بەرگەن، ئۇ شۇ نەرسە ئۈستىدە ئۆز رەببىدىن قورقىدىغان، ئۆز تۇققاندارچىلىقنى يەتكۈزىدىغان ۋە الله نىڭ ئۇنىڭدىكى ھەققىنى بىلىدىغان ئادەم بولۇپ، مانا بۇ ئەڭ ئەۋزەل مەرتىبە ئىگىسىدۇر. ئىككىنچى، الله ئىلىم بېرىپ، مال بەرمىگەن توغرا نىيەتلىك ئادەم بولۇپ. ئۇ مېنىڭمۇ مېلىم بولغان بولسا، ياخشىلىق يولىدا پالانچىدەك سەرپ قىلاتتىم ـ دەيدۇ. ئۇنىڭ نىيىتىگىمۇ ئەجىر بېرىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن يۇقىرىدىكى كىشى بىلەن ئەجىردە باراۋەر بولىدۇ. ئۈچۈنچى، الله مال بېرىپ ئىلىم بەرمىگەن، ئۆز بايلىقى ئىچىدە نادانلارچە ئېزىپ يۈرگەن ئادەم بولۇپ، ئۇ مېلىنى قالايمىقان ئىشلىتىشتە الله دىن قورقمايدۇ تۇققاندارچىلىقنى يەتكۈزمەيدۇ، ۋە ئۇ مالدا الله نىڭ ھەققى بار دەپ بىلمەيدۇ. مانا بۇ ئەڭ رەزىل ئادەمدۇر. تۆتىنچى، الله مالمۇ ـ ئىلىممۇ بەرمىگەن ئادەم بولۇپ، ئۇ:

مىنىڭمۇ مىلىم بولغان بولسا، ئەلۋەتتە پالانچىدەك يامان ئىشلارنى قىلغان بولاتتىم دەيدۇ، ئۇ شۇ نىيىتى بىلەن گۇناھتا يۇقىرىدىكى كىشى بىلەن باراۋەر بولىدۇ» . [تىرمىزىدىن]

558/15 ـ وعن عائشة رضي اللَّه عنها أَنَّهُمْ ذَبَحُوا شَاةً، فقالَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَا بَقِيَ مِنها؟» قالت: ما بقي مِنها إِلاَّ كَتِفُهَا، قال: «بَقِي كُلُّهَا غيرَ كَتِفِهَا» رواه الترمذي وقال حديث صحيح.

**558/15** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز بىر قوي سويغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قويدىن نېمىسى قېلىپ قالدى؟» دېدى. مەن: قويدىن پەقەت تاغاق تەرىپى قېلىپ قالدى، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تاغاقتىن باشقا سەدىقە قىلىنغان ھەممە يېرى ھەقىقەتەن ئاخىرەت ئۈچۈن قېلىپ قالدى» دېدى. [تىرمىزىدىن]

559/16 ـ وعن أَسماءَ بنتِ أَبي بكرٍ الصديق رضي اللَّه عنهما قالت: قال لي رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تُوكِي فيُوكَى عليكِ».

وفي روايةٍ «أَنفِقِي أَو أَنْفَحِي أَو أَنْضِحِي، وَلا تُحْصي فَيُحْصِيَ اللَّه عَلَيكِ، وَلا تُوعِي فيوعِيَ اللَّهُ عَلَيْكِ» متفقٌ عليه.

**559/16** ـ ئەسما بىنتى ئەبۇبەكر سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «يوشۇرۇپ قويماڭ، سىزمۇ يوشۇرۇلۇپ قالىسىز (قولىڭىزدا بار نەرسىنى سەقىپ ئېلىپ قويماڭ، سىزگىمۇ الله تەرەپتىن ئۈزۈپ قويۇلىدۇ)» دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «الله يولىدا خەجلەڭ، سەقىپ ئېلىپ قالماڭ، بولمىسا الله مۇ سىزگە سەقۇۋېتىدۇ، ئېشىپ قالغان نەرسىڭىزنى موھتاجلاردىن ئايىماڭ، الله مۇ سىزدىن ئاياپ قالمىسۇن» دېيىلگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

560/17 ـ وعن أَبي هريرة رضي اللَّه عنه أَنه سَمِع رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «مَثَلُ البَخِيلِ والْمُنْفِقِ، كَمَثَلِ رَجُلَيْنِ عَلَيْهِمَا جُبَّتَانِ مِن حَدِيد مِنْ ثُدِيِّهِما إِلى تَرَاقِيهِمَا، فَأَمَّا الْمُنْفِقُ، فَلا يُنْفِقُ إِلاَّ سَبَغَتْ، أَوْ وَفَرَتْ على جِلدِهِ حتى تُخْفِيَ بَنَانَهُ، وَتَعْفُوَ أَثَرَهُ، وَأَمَّا البَخِيلُ، فَلا يُرِيدُ أَنْ يُنْفِقَ شَيئاً إِلاَّ لَزِقَتْ كُلُّ حَلْقَةٍ مَكَانَهَا، فَهُوَ يُوَسِّعُهَا فَلا تَتَّسِعُ» متفقٌ عليه.

**560/17** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «بېخىل ئادەم بىلەن سېخى ئادەمنىڭ مىسالى ئۈستىگە كۆكرىكىدىن بويىنىغىچە ساۋۇت كىيىۋالغان ئىككى ئادەمنىڭ مىسالىغا ئوخشايدۇ. ئەمما سېخى ئادەم خەجلىگەنچە ئۈچىسىدىكى كىيىم كېڭىيىپ ياكى بەدىنىنىڭ ئۈستىدە ئۈزىراپ ماڭىدۇ، ھەتتا ئۇنىڭ بارماقلىرىنىمۇ، ئېيىپ ماڭغان ئىزلىرىنىمۇ ئۆچۈرىدۇ (دۈشمەندىن ئەنە شۇنداق قوغدايدۇ). ئەمما بېخىل ئادەم خەجلەشنى خالىمىغانسىرى، ساۋۇتنىڭ بىر ھەر بىر ھالقىلىرى چىرمىشۇالىدۇ، بېخىل ئادەم تۆمۈر ساۋۇتنى كېڭەيتىشكە ھەرقانچە ئۇرۇنسىمۇ، ئۇنىڭغا كېڭىيىپ بەرمەيدۇ (نەتىجىدە مەغلۇپ بولىدۇ)» . [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

561/18 ـ وعنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ تَصَدَّقَ بِعِدْلِ تَمْرَةٍ مِنْ كَسْبٍ طَيِّبٍ، ولا يَقْبَلُ اللَّهُ إلاَّ الطَّيِّبَ فَإِنَّ اللَّه يقْبَلُهَا بِيَمِينِهِ، ثُمَّ يُرَبِّيها لِصَاحِبَها، كَمَا يُرَبِّي أَحَدُكُمْ فَلُوَّهُ حتى تَكُونَ مِثْلَ الجَبلِ». متفقٌ عليه.

561/18 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ھالال كەسىپدىن بىر تال خورما چاغلىق نەرسە بولسىمۇ سەدىقە قىلسا، الله ھەقىقەتەن ئۇنى ئوڭ قولى بىلەن قوبۇل قىلىدۇ. الله پەقەت پاك نەرسىنىلا قوبۇل قىلىدۇ. ئاندىن ئۇ سەدىقىنى ئۆز ئىگىسى ئۈچۈن كۆپەيتىپ، خۇددى سىلەردىن بىرىڭلار تېيىنى بېقىپ چوڭ ئات قىلىۋالغىنىدەك چوڭايتىپ بېرىدۇ. ھەتتا ئۇ سەدىقە تاغدەك بولۇپ كېتىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

562/19 ـ وعنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: بيْنَما رَجُلٌ يَمشِي بِفَلاةٍ مِن الأرض، فَسَمِعَ صَوتاً في سَحَابَةٍ: اسقِ حَدِيقَةَ فُلانٍ، فَتَنَحَّى ذلكَ السَّحَابُ فَأَفْرَغَ مَاءَهُ في حَرَّةٍ، فإذا شرجة من تِلْكَ الشِّرَاجِ قَدِ اسْتَوعَبَتْ ذلِكَ المَاءَ كُلَّهُ فَتَتَبَّعَ المَاءَ، فإذا رَجُلٌ قَائِمٌ في حَدِيقَتِهِ يُحَوِّلُ المَاءَ بِمِسحَاتِهِ، فقال له: يا عَبْدَ اللَّهِ ما اسْمُكَ قال: فُلانٌ، للاسْمِ الَّذِي سَمِعَ فِي السَّحَابَةِ، فقال له: يَا عَبْدَ اللَّهِ لِمَ تَسْأَلُنِي عَنِ اسْمِي؟ فَقَالَ: إني سَمِعْتُ صَوتاً فِي السَّحَابِ الذي هذَا مَاؤُهُ يقُولُ: اسقِ حَدِيقَةَ فُلانٍ لِاسمِكَ، فما تَصْنَعُ فِيها؟ فقال: أما إِذْ قُلْتَ هَذَا، فَإِني أَنْظُرُ إِلى ما يَخْرُجُ مِنها، فَأَتَّصَدَّقُ بِثُلثِهِ، وآكُلُ أنا وعِيالِي ثُلُثاً، وأَرُدُّ فِيها ثُلُثَهُ. رواه مسلم.

562/19 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر ئادەم قاقاسلىقتا كېتىۋېتىپ، بىر بۇلۇتنىڭ ئىچىدىن: پالانىنىڭ بېغىنى سۇغۇرۇپ قويغىن، دېگەن ئاۋازنى ئاڭلاپتۇ. بۇلۇت بېرىپ ئۆزىنىڭ سۈيىنى بىر تاشلىق زېمىنغا تۆكۈپتۇ ـ دە، شۇيەردىكى ئېرىقلاردىن بىرى سۇلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆزىگە تارتىپتۇ. شۇنىڭ بىلەن ھېلىقى ئادەم سۇغا ئەگىشىپ ماڭغان ئىكەن، (بۇ ئادەم قاراپ باققۇدەك بولسا) بىر كىشىنىڭ ئۆزىنىڭ بېغىدا گۈرجەكى بىلەن سۇنى ئۇياق ـ بۇياققا باشلاۋاتقانلىقىنى كۆرۈپتۇ ئاندىن ئۇنىڭغا: ئى الله نىڭ بەندىسى! ئىسمىڭ نېمە؟ دەپتۇ. ئۇ: ئىسمىم پالانى، دەپ بۇلۇتتا ئاڭلىغان ھېلىقى ئىسمنى دەپ بېرىپتۇ. باغۋەن ھېلىقى ئادەمگە: ئى الله نىڭ بەندىسى! سەن نېمىشقا مېنىڭ ئىسمىمنى سورايسەن؟ دەپتۇ. ئۇ: مۇشۇ سۇنى تۆككەن بۇلۇتنىڭ ئىچىدىن سېنىڭ ئىسمىڭنى ئاتاپ تۇرۇپ ”پالانىنىڭ بېغىنى سۇغارغىن“ دەپ بۇيرۇق قىلغان ئاۋازنى ئاڭلىدىم. سەن بېغىڭ ئارقىلىق نېمە ئىش قىلاتتىڭ؟ دەپتۇ. باغۋەن: سەن بۇ گەپنى قىلىپ قالدىڭ، مەن بېغىمدىن چىققان نەرسىنىڭ قانچىلىك ئىكەنلىكىگە قاراپ ئۇنىڭ ئۈچتىن بىر قىسمىنى سەدىقە بېرىمەن، ئۈچتىن بىرىنى بالىلىرىم بىلەن يەيمەن، ئۈچتىن بىرىنى باققا سەرپ قىلىمەن، دەپتۇ». [مۇسلىمدىن]

## 61 ـ باب

### بېخىللىقتىن ۋە چېكىدىن ئاشقان ئاچكۆزلۈكتىن چەكلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَأَمَّا مَنْ بَخِلَ وَاسْتَغْنَى وَكَذَّبَ بِالْحُسْنَى فَسَنُيَسِّرُهُ لِلْعُسْرَى وَمَا يُغْنِي عَنْهُ مَالُهُ إِذَا تَرَدَّى﴾ ﴿بېخىللىق قىلىپ (الله نىڭ ساۋابىدىن) ئۆزىنى بىھاجەت ھېساپلىغان، كەلىمە تەۋھىدنى

ئىنكار قىلغان ئادەمگە كەلسەك، بىز ئۇنىڭغا يامان يولنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمىز. ئۇ (دوزاخقا) تاشلانغان چاغدا، ئۇنىڭ مېلى ھېچ نەرسىگە ئەسقاتمايدۇ》[1] ﴿وَمَنْ يُوقَ شُحَّ نَفْسِهِ فَأُولَئِكَ هُمُ الْمُفْلِحُونَ﴾ 《كىمكى نەپسىنىڭ بېخىللىقىدىن ساقلىنىدىكەن، ئۇ مەقسەتكە ئېرىشكۈچىدۇر》[2].

563/1 ـ وعن جابر رضي اللّه عنه أنَّ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «اتَّقُوا الظُّلْمَ، فَإِنَّ الظُّلْمَ ظُلُمَاتٌ يومَ القِيامَة، واتَّقُوا الشُحَّ، فَإِنَّ الشُّحَّ أَهْلَكَ منْ كانَ قَبْلَكُمْ، حَمَلَهُم على أن سَفَكُوا دِمَاءَهم واستحَلُّوا مَحَارِمَهُم» رواه مسلم.

**563/1** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «زۇلۇم قىلىشتىن ساقلىنىڭلار، زۇلۇم ھەقىقەتەن قىيامەت كۈنىدىكى زۇلمەتلەردۇر. ئاچكۆزلۈكتىن ساقلىنىڭلار، چۈنكى ئاچكۆزلۈك سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرنى ئۆز ـ ئارا قانلىرىنى تۆكۈشكە ھارام نەرسىلەرنى ھالال ساناشقا ئېلىپ بېرىپ ئۇلارنى ھالاك قىلغان» . [مۇسلىمدىن]

## 62 ـ باب

## ئۆز تۇنۇپ بېرىش ۋە باراۋەر بولۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَيُؤْثِرُونَ عَلَى أَنْفُسِهِمْ وَلَوْ كَانَ بِهِمْ خَصَاصَةٌ﴾ 《ئۇلار موھتاج تۇرۇقلۇق (مۇھاجىرلارنىڭ مەنپەئەتىنى) ئۆزلىرىنىڭ (مەنپەئەتى) دىن ئەلا بىلىدۇ》[3] ﴿وَيُطْعِمُونَ الطَّعَامَ عَلَى حُبِّهِ مِسْكِيناً وَيَتِيماً وَأَسِيراً﴾ 《ئۆزى موھتاج تۇرۇقلۇق، مىسكىنگە، يېتىمگە ۋە ئەسىرگە تائام بېرىدۇ》[4].

564/1 ـ وعن أبي هُريرة رضي اللّه عنه قال: جَاءَ رَجُلٌ إلى النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: إني مَجْهُودٌ، فأرسَلَ إلى بَعضِ نِسائِهِ، فَقَالَت: والَّذِي بَعَثَكَ بِالحَقِّ ما عِندِي إلاَّ ماءٌ، ثُمَّ أَرسَلَ إلى أُخْرَى. فَقَالَتْ مِثْلَ ذَلِكَ، حتَّى قُلْنَ كُلُّهنَّ مِثل ذَلِكَ: لا وَالذِي بعثَكَ بالحَقِّ ما عِندي إلاَّ مَاءٌ. فقال النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «من يُضِيفُ هَذا اللَّيْلَةَ؟» فقال رَجُلٌ مِن الأَنْصارِ: أَنَا يَا رَسُولَ اللّهِ، فَانْطَلَقَ بِهِ إلى رحلِهِ، فَقَالَ لامْرَأَتِهِ: أكرمِي: ضَيْفَ رسولِ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم.

وفي رواية قال لامرَأَتِهِ: هل عِنْدَكِ شَيءٌ؟ فَقَالَتْ: لا، إلاَّ قُوتَ صِبياني قال: عَلِّليهمْ بِشَيءٍ وإذا أَرَادُوا العَشَاءَ، فَنَوِّميهم، وإذَا دَخَلَ ضَيْفُنَا، فَأَطفِئي السِّرَاجَ، وأَرِيهِ أنَّا نَأْكُلُ، فَقَعَدُوا وأكَلَ الضَّيفُ وبَاتَا طَاوِيَيْنِ، فَلَمَّا أَصْبَح، غَدَا على النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: فقال: «لَقَد عَجِبَ اللّهُ مِن صَنِيعِكُمَا بِضَيفِكُمَا اللَّيْلَةَ» متفقٌ عليه.

[1] سۈرە لەيل 8 ـ 11 ـ ئايەتلەرگىچە.
[2] سۈرە تەغابۇن 16 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى
[3] سۈرە ھەشىر 9 ـ ئايەتنى بىر قىسمى
[4] سۈرە ئىنسان 8 ـ ئايەت

**564/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: مەن قىيىن تۇرمۇشتا قالدىم، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كىشىنى بەزى ئاياللىرىنىڭ ئۆيىگە ئەۋەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىدىن بىرى: سېنى ھەق بىلەن ئەۋەتكەن زات اللە بىلەن قەسەمكى، مەندە سۇدىن باشقا نەرسە يوق، دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە بىر ئايالىنىڭ ئۆيىگە ئەۋەتتى، ئۇمۇ شۇنداق دېدى. ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەممە ئاياللىرى ئوخشاشلا: سېنى ھەق بىلەن ئەۋەتكەن زات اللە بىلەن قەسەمكى، بىزدە سۇدىن باشقا نەرسە يوق ـ دەپ جاۋاب بېرىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ كىشىنى بۈگۈن كېچە كىم مېھمان قىلىدۇ؟» دېۋىدى. بىر ئەنسارى: مەن ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! دەپ ئۇنى ئۆيىگە باشلاپ بېرىپ ئايالىغا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مېھمىنىنى مېھمان قىلغىن، دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن، ئەنسارى ئايالىغا: يېگۈدەك بىرەر نەرسىڭىز بارمۇ؟ دېدى. ئايالى: يوق، پەقەت كىچىك باللىرىم يېگۈدەك نەرسە بار، دېدى. ئەنسارى ئايالىغا: باللارنى كەچلىك تاماق يەيمىز دېسە ئۇلارنى ئالداپ ئۇخلىتىۋەت قويغىن، مېھمىنىمىز كىرگەندە چىراقنى ئۆچۈرۈۋەتكىن، ئۇنىڭغا بىزمۇ تاماق يەۋاتقاندەك كۆرۈنەيلى، دېدى. ئۇلار ئولتۇرۇشتى، مېھمان تاماق يېدى، ئۇ ئىككىسى ئاچ قورساق يېتىپ قېلىشتى. تاڭ يورىغاندا ساھىپخان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا باردى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاخشام ئىككىڭلارنىڭ مېھمىنىڭلارغا قىلغان ئىشىڭلاردىن اللە خۇرسەن بولدى» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**565/2** ـ وعنه قالَ: قالَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «طَعَامُ الاثْنَيْنِ كافِي الثَّلاثَةِ، وطَعامُ الثَّلاثَةِ كافِي الأَرْبَعَةِ» متفقٌ عليه.

وفي رواية لمسلمٍ رضي اللَّه عنه، عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «طَعَامُ الوَاحِدِ يَكْفِي الاثْنَيْنِ، وطَعَامُ الاثْنَيْنِ يَكْفِي الأَرْبَعَةَ وطَعَامُ الأَرْبعةِ يَكفِي الثَّمَانِيَةَ».

**565/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىككى ئادەمنىڭ تامىقى ئۈچ ئادەمگە، ئۈچ ئادەمنىڭ تامىقى بولسا تۆت ئادەمگە يېتىدۇ» . [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

مۇسلىمنىڭ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى قىلغان يەنە بىر رىۋايىتىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر كىشىلىك تاماق ئىككى كىشىگە،ئىككى كىشىلىك تاماق تۆت كىشىگە،تۆت كىشىلىك تاماق بولسا سەككىز كىشىگە يېتىدۇ» .

**566/3** ـ وعن أبي سعيدٍ الخُدريِّ رضي اللَّهُ عنه قال: بينَمَا نَحْنُ في سَفَرٍ مَعَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذ جَاءَ رَجُلٌ على رَاحِلَةٍ لَهُ، فَجَعَلَ يَصْرِفُ بَصَرَهُ يَمِيناً وَشِمَالاً، فَقَال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ كَانَ مَعَهُ فَضْلُ ظَهرٍ فَلْيَعُدْ بِهِ عَلى مَنْ لا ظَهْرَ لَهُ، وَمَن كانَ لَهُ فَضْلٌ مِن زَادٍ، فَلْيَعُدْ بِهِ على مَن لا زَادَ لَهُ فَذَكَرَ مِن أَصْنَافِ المَالِ مَا ذَكَرَ حَتَّى رَأَيْنَا أَنَّهُ لا حَقَّ لأَحدٍ مِنَّا في فَضْلٍ» رواه مسلم.

**566/3** ـ ئەبۇسەئىدىل خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە بىر سەپەردە كېتىۋاتقىنىمىزدا ئۇلۇغىغا مىنىپ كېلىۋاتقان بىر كىشىنى ئۇچراتتۇق. ئۇ كىشى ئۇياق ـ بۇياققا قارىغىلى تۇرۇۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىمنىڭ

ئـارتۇق ئۇلـغى بولسـا، ئۇنـى ئۇلـغى يـوق ئادەمگـە بەرسـۇن، كـىمنىـڭ ئـارتۇق ئوزۇقلـۇقى بولسـا، ئۇنـى ئوزۇقلـۇقى يـوق ئادەمگـە بەرسۇن» دەپ شـۇنداق جـىق مـالنىڭ تۈرلـىرىنى سـانىدىكى ھەتتا بـىز: ئـارتۇق نەرسـىمىزدە بـىرەرسـىمىزنىڭمۇ ھەققى يوق ئوخشايدۇ ـ دەپ ئويلاپ قالدۇق. [مۇسلىمدىن]

567/4 ـ وعن سَهلِ بنِ سعدٍ رضي اللَّه عنه أنَّ امرأَةً جَاءَت إلى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِبُردةٍ مَنسُوجَةٍ، فقالت: نَسَجتُها بِيَديَّ لأَكْسُوكَهَا، فَأَخَذَهَا النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مُحتَاجاً إِلَيهَا، فَخَرَجَ إِلَينا وَإِنَّهَا لإِزَارُهُ، فقال فُلانٌ اكسُنِيهَا مَا أَحسَنَهَا، فَقَالَ: «نَعَمْ» فَجلَس النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في المجلِسِ، ثُمَّ رَجَعَ فَطَوَاهَا، ثُمَّ أَرسَلَ بِهَا إِلَيْهِ: فَقَالَ لَهُ القَوْمُ: ما أَحسَنْتَ، لَبِسَهَا النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مُحْتَاجاً إِلَيها، ثُمَّ سَأَلتَهُ، وَعَلِمت أَنَّهُ لا يَرُدُّ سَائِلاً، فَقَالَ: إني وَاللَّهِ ما سَأَلْتُهُ لأَلْبَسَها، إِنَّمَا سَأَلْتُهُ لِتكُونَ كَفَنِي. قال سَهْلٌ: فَكانت كَفَنَهُ. رواه البخاري.

**567/4** ـ سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئـەنھۇنىڭ مۇنداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلـىنىدۇ، بـىر ئايال كەشتىلەنگەن بـىر تونـنى ئېلـىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: بۇ تونـنى سىـنى كەيسۇن دەپ ئۆز قولـۇم بىلـەن توقـۇدۇم، دېدى. پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام ئـۇ تونـنى ئۇنىڭغا موھتـاج كىشـىدەك قـىزغىنلىق بىلـەن قوبۇل قىلـدى. ئـاندىن پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام بـىزنىڭ قېشـىمىزغا چىقـتى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام ئـۇ تـون بىلەن بەدىنىنىڭ تۆۋەن تەرىپىنى يۆگـىۋالغان ئىـدى. بىركىـشى: بۇ نېمە دېگەن چـىرايلىق تون! ئۇنى ماڭا كەيگـۈزۈپ قويغىـن، دېـدى. پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام: «مـاقۇل» دېـدى، سـورۇندا بىـردەم ئولتۇرغـاندىن كېيىـن، قـايتىپ بېرىـپ ئۇنـى قـاتلاپ ھېلىقى كىشـىگە ئـەۋەتىپ بـەردى، كىشـىلەر ئۇنىڭغـا: پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام ئـۇ تونـنى موھتـاج بولـۇپ كەيگـەن تۇرسـا، ئۇنـى سوراپ ياخشـى قىلمىدىڭ، ھەقىقەتـەنمۇ پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالامنىڭ سورىغان كىشـىنى قـۇرۇق قـول قايتۇرمايدىغـانلىقىنى بىلىسـەن، دېدى. ئـۇ كىشى: الله نـىڭ نـامى بىلـەن قەسـەمكى، مـەن ئۇنى كـىيىش ئۈچـۈن سورىمىدىم، ئۇنى پەقەت كېيەن قىلـىش ئۈچۈن سورىدىم، دېدى. كېيىـن ئۇ تون ئۇنىڭ كېپىنى بولدى. [بۇخارىدىن]

568/5 ـ وعن أَبي موسى رضي اللَّه عنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ الأشعَرِيين إذَا أَرملُوا في الْغَزْوِ، أَو قَلَّ طَعَامُ عِيَالِهِم بِالْمَدِينَةِ، جَمَعُوا ما كَانَ عِندَهُم في ثَوبٍ وَاحدٍ، ثُمَّ اقتَسَمُوهُ بَيْنَهُم في إِنَاءٍ وَاحِدٍ بالسَّوِيَّةِ فَهُم مِنِّي وَأَنَا مِنهُم» متفقٌ عليه.

**568/5** ـ ئەبۇمۇسـا رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلـىنىدۇ، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەشئەرىيلەرنىڭ[1] قاچانكى جەڭدە ئوزۇقلىرى ئاز قالغاندا ياكى يۇرتـدا ئائىلىسىدىكى ئوزۇقلۇقى ئاز قالغاندا ئۇلار ئۆزلىرىدە بار نەرسىنى بىر پارچە رەختكە توپلايتتى. ئـاندىن ئۇنى ئۆز ـ ئارا ھەر بىر قاچىغا ئوخشاش بۆلەتتى. ئۇلار مەندىن، مەنمۇ ئۇلاردىن». [بىرلىككەكەلگەن ھەدىس]

63 ـ باب

[1] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا ياشىغان بىر قەبىلىنىڭ ئىسمى

ئاخىرەت ئىشلىرىدا بەسلىشىش ۋە بەرىكەت ئۈمىد قىلىنىدىغان ئىشلارنى كۆپرەك قىلىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَفِي ذَلِكَ فَلْيَتَنَافَسِ الْمُتَنَافِسُونَ﴾ ﴿ئۇنىڭدىن ئىپارنىڭ ھىدى كېلىپ تۇرىدۇ، قىزىققۇچىلار شۇنىڭغا قىزىقسۇن﴾[1].

569/1 ـ وعن سهلِ بنِ سعدٍ رضي اللّه عنه أن رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أُتِيَ بِشَرَابٍ، فَشَرِبَ مِنهُ وَعَن يَمِينِهِ غُلامٌ، وَعَن يسارِهِ الأَشْيَاخُ، فقال لِلْغُلام: «أَ تَأْذَنُ لي أَن أُعْطِيَ هُؤلاءِ؟ فَقَالَ الغُلامُ: لا وَاللّهِ يا رسُولَ اللّه لا أُوثِرُ بِنَصِيبِي مِنكَ أَحَداً، فَتَلَّهُ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في يَدِهِ. متفقٌ عليه.

569/1 ـ سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىچىملىك كەلتۈرۈلگەندە ئۇنىڭدىن ئىچتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوڭ تەرىپىدە بىر ياش يىگىت، سول تەرىپىدە مۆتىۋەرلەر بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئوڭ تەرىپىدىكى ياش يىگىتكە: «سول تەرىپىمدىكى ياشانغانلارغا ئىچىملىكنى بېرىشىمگە رۇخسەت قىلامسەن؟» دېدى. ياش يىگىت: ياق، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى، سەندىن بولغان نېسىۋەمنى ھېچكىمگە ئۆتۈنمەيمەن، دېۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچىنى ئۇ ياشنىڭ قولىغا بەردى. ئۇ ياش ئىبنى ئابباس ئىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

570/2 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه عَنِ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «بيْنَا أَيُّوبُ عليه السلام يَغْتَسِلُ عُرِيَاناً، فَخَرَّ عَلَيْهِ رجل جَرَادٌ مِن ذَهَبٍ، فَجَعَلَ أَيُّوبُ يَحثِي في ثَوبِهِ، فَنَادَاهُ رَبُّهُ عَزَّ وَجلَّ: يَا أَيُّوبُ، أَلَم أَكُنْ أغنيك عمَّا تَرَى؟، قال: بَلَى يا رب، وَلَكِن لا غِنَى بي عَن بَرَكَتِكَ» رواه البخاري.

570/2 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەييۇب ئەلەيھىسسالام يالىڭاچ يۇيۇنىۋاتاتتى، ئۇنىڭ ئۈستىگە بىر ئالتۇن چېكەتكە چۈشتى. ئەييۇب ئەلەيھىسسالام ئۇنى كىيىمى بىلەن ئورىغىلى تۇرۇۋىدى، الله ئەززەۋەجەللە: »ئەي ئەييۇب! مەن سېنى سەن كۆرۈپ تۇرغان بۇ نەرسىدىن بىھاجەت قىلمىدىممۇ؟» دەپ نىدا قىلدى. ئەييۇب ئەلەيھىسسالام: شۇنداق، سېنىڭ ئىززىتىڭ بىلەن قەسەمكى، لېكىن مەن سېنىڭ بەرىكىتىڭدىن بىھاجەت ئەمەسمەن ـ دېدى». [بۇخارىدىن]

## 64 ـ باب

پۇلنى ئۆز يولى بىلەن تېپىپ ئۆز يولىغا ئىشلەتكەن شۈكرى قىلغۇچى باينىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَأَمَّا مَنْ أَعْطَى وَاتَّقَى وَصَدَّقَ بِالْحُسْنَى فَسَنُيَسِّرُهُ لِلْيُسْرَى﴾ ﴿(پۇل ـ مېلىنى الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن) سەرىپ قىلغان، تەقۋادارلىق قىلغان، (كەلىمە تەۋھىدنى) تەستىق قىلغان ئادەمگە كەلسەك، ئۇنىڭغا بىز ياخشى يولنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمىز﴾[2] ﴿وَسَيُجَنَّبُهَا الأَتْقَى الَّذِي يُؤْتِي مَالَهُ يَتَزَكَّى وَمَالأَحَدٍ عِنْدَهُ مِنْ نِعْمَةٍ تُجْزَى إِلاَّ ابْتِغَاءَ وَجْهِ رَبِّهِ الأَعْلَى﴾ ﴿پاكلىنىش ئۈچۈن مال ـ

[1] سۈرە مۇتەففىفىين 26 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى
[2] سۈرە لەيل 5 ـ 7 ـ ئايەتلەر.

مۆلكىنى (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلغان ئادەم ئۈنىڭدىن (يەنى ئوتتىن) يىراق قىلىنىدۇ. ئۇنىڭ قىلغان بىراۋنىڭ ياخشىلىقىنى ياندۇرۇش ئۈچۈن ئەمەس، پەقەت ئۇلۇغ پەرۋەردىگارىنىڭ رازىلىقى ئۈچۈندۇر، ئۇ (يەنى ئېھسان قىلغۇچى ئادەم) (پەرۋەردىگارىنىڭ بەرگەن مۇكاپاتىدىن) چوقۇم رازى بولىدۇ»[1] ﴿إِنْ تُبْدُوا الصَّدَقَاتِ فَنِعِمَّا هِيَ وَإِنْ تُخْفُوهَا وَتُؤْتُوهَا الْفُقَرَاءَ فَهُوَ خَيْرٌ لَكُمْ وَيُكَفِّرُ عَنْكُمْ مِنْ سَيِّئَاتِكُمْ وَاللَّهُ بِمَا تَعْمَلُونَ خَبِيرٌ﴾ «سەدىقىنى ئاشكارا بەرسەڭلار، بۇ ياخشىدۇر، ئەگەر ئۇنى مەخپى بەرسەڭلار ۋە يوقسۇللارغا بەرسەڭلار، تېخىمۇ ياخشىدۇر، بۇسىلەرنىڭ بەزى گۇناھلىرىڭلارغا كەففارەت بولىدۇ، الله سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرىڭلاردىن خەۋەرداردۇر»[2] ﴿لَنْ تَنَالُوا الْبِرَّ حَتَّى تُنْفِقُوا مِمَّا تُحِبُّونَ وَمَا تُنْفِقُوا مِنْ شَيْءٍ فَإِنَّ اللَّهَ بِهِ عَلِيمٌ﴾ «ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلاردىن سەرپ قىلمىغىچە (يەنى ماللىرىڭلارنىڭ ياخشىسىنى سەدىقە قىلمىغىچە) ھەرگىز ياخشىلىققا (يەنى جەننەتكە) ئېرىشەلمەيسىلەر، الله ئۇنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر»[3].

571/ 1 ـ وعن عبدِ اللَّهِ بنِ مسعودٍ رضي اللَّه عنه قال: قالَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا حَسَدَ إلاَّ في اثْنَتَيْنِ: رَجُلٌ آتَاهُ اللَّهُ مَالاً، فَسَلَّطَهُ على هَلَكَتِهِ في الحَقِّ. ورَجُلٌ آتَاه اللَّهُ حِكْمَةً فُهو يَقضِي بِها وَيُعَلِّمُهَا» متفقٌ عليه وتقدم شرحه قريباً.

571/1 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «پەقەت ئىككى خىل كىشىگىلا ھەسەت قىلىشقا بولىدۇ. بىرى، الله مال بەرگەن، ئاندىن الله ئۇ مالنى ھەق يولغا ئىشلىتىشكە نېسىپ قىلغان كىشى. يەنە بىرى، الله ئىلىم بەرگەن ئاندىن شۇ ئىلىم بىلەن ھەق ـ ناھەقنى ئايرىيدىغان ۋە ئۇنى باشقىلارغا ئۆگىتىدىغان كىشى» (بۇ دېگەنلىك: بۇ ئىككى خىسلەت مەندىمۇ بولۇپ قالسىچۇ دەپ قىزىقىشتۇر). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

572/2 ـ وعن ابْنِ عمر رضي اللَّه عنهما عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا حَسَدَ إلاَّ في اثْنَتَين: رَجُلٌ آتَاهُ اللَّه القُرآنَ، فهو يَقُومُ بِهِ آنَاءَ اللَّيل وآنَاءَ النَّهارِ. وَرَجُلٌ آتَاهُ اللَّه مَالاً. فهوَ يُنْفِقُهُ آنَاءَ اللَّيْلِ وآنَاءَ النَّهارِ» متفقٌ عليه.

572/2 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «پەقەت ئىككى تۈرلۈك ئىشقىلا ھەسەت قىلىشقا بولىدۇ. بىرى، الله قۇرئان ئىلمىنى ئاتا قىلغان كىشى بولۇپ، ئۇ كىشى كېچە ۋە كۈندۈزلەردە قۇرئان ئوقۇپ تۇرىدۇ. يەنە بىرى، الله مال ئاتا قىلغان كىشى بولۇپ، ئۇ كىشى ئۇ مالنى كېچە ۋە كۈندۈزلەردە الله يولىدا سەرپ قىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

573/3 ـ وعَن أبي هُريرة رضي اللَّه عنه أنَّ فُقَرَاءَ الْمُهَاجِرِينَ أَتَوْا رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. فقالوا: ذَهَبَ أَهْلُ الدُّثُورِ بِالدَّرَجاتِ العُلَى. والنَّعِيمِ الْمُقِيمِ. فَقَال: «ومَا ذَاكَ؟» فَقَالُوا: يُصَلُّونَ كمَا نُصَلِّي،

---

[1] سۇرە لەيل 17 ـ 21 ـ ئايەتلەر.
[2] سۇرە بەقەرە 217 ـ ئايەت.
[3] سۇرە ئال ئىمران 92 ـ ئايەت

ويَصُومُونَ كمَا نَصُومُ. وَيَتَصَدَّقُونَ ولا نَتَصَدَّقُ، ويَعتِقُونَ ولا نَعتِقُ فقال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَفَلا أُعَلِّمُكُمْ شَيئاً تُدرِكُونَ بِهِ مَنْ سبَقَكُمْ، وتَسْبِقُونَ بِهِ مَنْ بَعْدَكُمْ وَلاَ يَكُونُ أَحَدٌ أَفْضَلَ مِنْكُم إِلاَّ مَنْ صَنَعَ مِثلَ ما صَنَعْتُم؟» قالوا: بَلَى يا رسولَ اللّه، قَالَ: «تُسبحُونَ، وتحمَدُونَ وتُكَبِّرُونَ، دُبُر كُلِّ صَلاة ثَلاثاً وثَلاثِينَ مَرَّةً» فَرَجَعَ فُقَرَاءُ المُهَاجِرِينَ إِلى رسولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَقَالُوا: سمِعَ إِخْوَانُنَا أَهْلُ الأَموَالِ بِمَا فعلْنَا، فَفَعَلوا مِثْلَهُ؟ فَقَالَ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ذلك فَضْلُ اللّهِ يُؤْتِيهِ مَن يشَاءُ» متفقٌ عليه، وهذا لفظ روايةِ مسلم.

573/3 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مۇھاجىرلارنىڭ پېقىرلىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بايلار يۇقىرى دەرىجە ۋە مەڭگۈلۈك نېمەتلەرگە (جەننەتكە) ئېرىشىپ كەتتى ـ دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قانداق قىلىپ؟» دېدى، ئۇلار: بايلار بىز ئوقۇغان نامازنى ئوقۇيدۇ، بىز تۇتقان روزىنى تۇتىدۇ ۋە ئۇلار سەدىقە بېرىدۇ، بىز بېرەلمەيمىز، ئۇلار قۇللارنى ئازات قىلىدۇ بىز ئازات قىلالمايمىز، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىلەرگە كەينىڭلاردىكىلەردىن تېخىمۇ ئىلگىرىلەپ، ئالدىڭلاردىكىلەرگە يېتىشۋالىدىغان، سىلەر قىلغاننى قىلغان كىشىلەردىن باشقا ھېچكىم سىلەردىن ئارتۇق بولالمايدىغان بىر ئەمەلنى ئۆگىتىپ قويايمۇ؟» دېدى، ئۇلار: ۋاي شۇنداق قىلغىن، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەر نامازدىن كېيىن سۇبھانەللا، ئەلھەمدۇلىللا، الله ھۇ ئەكبەر نىڭ ھەر بىرسىنى 33 قېتىمدىن دەڭلار» دېدى. كېيىن مۇھاجىرلارنىڭ پېقىرلىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا يەنە كېلىپ: بىزنىڭ پۇلدار قېرىنداشلىرىمىز بىز قىلغاننى ئاڭلاپ ئۇلارمۇ قىلغىلى تۇردى، دەپ شىكايەت قىلىشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ بولسا الله نىڭ پەزلى ۋە مەرھەمىتى بولۇپ، الله ئۇنى خالىغان كىشىلەرگە بېرىدۇ» دېدى . [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 65 ـ باب

## ئۆلۈمنى ئەسلەش ۋە ئارزۇنى كۆپ قىلماسلىق توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿كُلُّ نَفْسٍ ذَائِقَةُ الْمَوْتِ وَإِنَّمَا تُوَفَّوْنَ أُجُورَكُمْ يَوْمَ الْقِيَامَةِ فَمَنْ زُحْزِحَ عَنِ النَّارِ وَأُدْخِلَ الْجَنَّةَ فَقَدْ فَازَ وَمَا الْحَيَاةُ الدُّنْيَا إِلاَّ مَتَاعُ الْغُرُورِ﴾ ﴿ھەر بىر جان ئۆلۈمنىڭ تەمىنى تېتىغۇچىدۇر، سىلەرنىڭ ئەجىرلىرىڭلار (يەنى ئەمەللىرىڭلارنىڭ ساۋىبى)، قىيامەت كۈنى تولۇق بېرىلىدۇ، كىمكى دوزاختىن يىراق قىلىنغان ۋە جەننەتكە كىرگۈزۈلگەن ئىكەن، ئۇ مۇرادىغا يەتكەن بولىدۇ. دۇنيا تىرىكچىلىكى پەقەت ئالدايدىغان مالدىنلا ئىبارەتتۇر (يەنى ئالدايدىغان نەرسە بولۇپ ئازغىنا بەھرىمەن بولغاندىن كېيىن تۈگەيدۇ﴾[1].

[1] سۈرە ئال ئىمران 185 ـ ئايەت

﴿وَمَا تَدْرِي نَفْسٌ مَاذَا تَكْسِبُ غَداً وَمَا تَدْرِي نَفْسٌ بِأَيِّ أَرْضٍ تَمُوتُ﴾ ﴿ھېچ ئادەم ئەتە نىمىلەرنى قىلىدىغانلىقىنى بىلمەيدۇ، ھېچ ئادەم ئۆزىنىڭ قەيەردە ئۆلىدىغانلىقىنى بىلمەيدۇ﴾[1]

﴿فَإِذَا جَاءَ أَجَلُهُمْ لا يَسْتَأْخِرُونَ سَاعَةً وَلا يَسْتَقْدِمُونَ﴾ ﴿ئۇلارنىڭ (ھالاك بولۇشى) ۋاقتى كەلگەندە قىلچە ۋاقىتمۇ كېچىكتۈرۈلمەيدۇ، (ۋاقتى كەلمىسە) قىلچە ۋاقىتمۇ ئىلگىرى سۈرۈلمەيدۇ﴾[2]

﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لا تُلْهِكُمْ أَمْوَالُكُمْ وَلا أَوْلادُكُمْ عَنْ ذِكْرِ اللَّهِ وَمَنْ يَفْعَلْ ذَلِكَ فَأُولَئِكَ هُمُ الْخَاسِرُونَ وَأَنْفِقُوا مِنْ مَا رَزَقْنَاكُمْ مِنْ قَبْلِ أَنْ يَأْتِيَ أَحَدَكُمُ الْمَوْتُ فَيَقُولَ رَبِّ لَولا أَخَّرْتَنِي إِلَى أَجَلٍ قَرِيبٍ فَأَصَّدَّقَ وَأَكُنْ مِنَ الصَّالِحِينَ وَلَنْ يُؤَخِّرَ اللَّهُ نَفْساً إِذَا جَاءَ أَجَلُهَا وَاللَّهُ خَبِيرٌ بِمَا تَعْمَلُونَ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! ماللىرىڭلار ۋە بالىلىرىڭلار سىلەرنى الله نىڭ زىكرىدىن (يەنى الله نىڭ تائەت ـ ئىبادىتىدىن) غەپلەتتە قالدۇرمىسۇن، كىملەركى شۇنداق قىلىدىكەن ئۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر. بىرىڭلارغا ئۆلۈم كېلىپ: « پەرۋەردىگارىم! نېمىشقا مېنى (يەنى ئەجىلىمنى) بىرئاز كېچىكتۈرمىدىڭ. سەدىقە قىلىپ ياخشىلاردىن بولار ئىدىم » دېيىشتىن بۇرۇن، ئۆزەڭلەرگە رىزىق قىلىپ نەرسىلەرنى سەدىقە قىلىڭلار. الله ھېچ ئادەمنى ئەجىلى كەلگەندە ھەرگىزمۇ كېچىكتۈرمەيدۇ، الله قىلىۋاتقان ئىشىڭلاردىن تولۇق خەۋەرداردۇر﴾[3]

﴿حَتَّى إِذَا جَاءَ أَحَدَهُمُ الْمَوْتُ قَالَ رَبِّ ارْجِعُونِ لَعَلِّي أَعْمَلُ صَالِحاً فِيمَا تَرَكْتُ كَلاَّ إِنَّهَا كَلِمَةٌ هُوَ قَائِلُهَا وَمِنْ وَرَائِهِمْ بَرْزَخٌ إِلَى يَوْمِ يُبْعَثُونَ فَإِذَا نُفِخَ فِي الصُّورِ فَلا أَنْسَابَ بَيْنَهُمْ يَوْمَئِذٍ وَلا يَتَسَاءَلُونَ فَمَنْ ثَقُلَتْ مَوَازِينُهُ فَأُولَئِكَ هُمُ الْمُفْلِحُونَ وَمَنْ خَفَّتْ مَوَازِينُهُ فَأُولَئِكَ الَّذِينَ خَسِرُوا أَنْفُسَهُمْ فِي جَهَنَّمَ خَالِدُونَ تَلْفَحُ وُجُوهَهُمُ النَّارُ وَهُمْ فِيهَا كَالِحُونَ أَلَمْ تَكُنْ آيَاتِي تُتْلَى عَلَيْكُمْ فَكُنْتُمْ بِهَا تُكَذِّبُونَ﴾ إلى قوله تعالى: ﴿كَمْ لَبِثْتُمْ فِي الأَرْضِ عَدَدَ سِنِينَ قَالُوا لَبِثْنَا يَوْماً أَوْ بَعْضَ يَوْمٍ فاسْأَلِ الْعَادِّينَ قَالَ إِنْ لَبِثْتُمْ إِلاَّ قَلِيلاً لَوْ أَنَّكُمْ كُنْتُمْ تَعْلَمُونَ أَفَحَسِبْتُمْ أَنَّمَا خَلَقْنَاكُمْ عَبَثاً وَأَنَّكُمْ إِلَيْنَا لا تُرْجَعُونَ﴾ ﴿(ئۇلارنىڭ كافىرلارنىڭ) بىرىگە ئۆلۈم كەلسە ئېيتىدۇركى: پەرۋەردىگارىم! مېنى (دۇنياغا) قايتۇرغىن، مەن قويۇپ كەلگەن مال ـ مۈلكۈم بىلەن ياخشىلىق قىلىشىم مۇمكىن. (ئۇنىڭ دۇنياغا قايتىشى) مۇمكىن ئەمەس، ئۇ چوقۇم شۇ سۆزنى قىلغۇچىدۇر. ئۇلار قەبرىلىرىدىن تۇرغۇزۇلغان كۈنگە قەدەر ئۇلارنىڭ ئالدىدا (ئۇلارنى دۇنياغا قايتىشتىن توسىدىغان) بىر توسما بولىدۇ، سۇر چېلىنغان كۈندە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى تۇغقانچىلىق مەۋجۇت بولماي قالىدۇ، بىر ـ بىرىنىڭ (ئەھۋالىنىمۇ) سوراشمايدۇ﴾ دېگەن ئايەتتىن ﴿ئى ئىنسانلار! بىزنى سىلەر ئۆزەڭلارنى بىكار ياراتتى (يەنى سىلەر بىزنى ھايۋاناتلارنى ياراتقىنىمىزدەك بىز ھېچقانداق ساۋابمۇ بەرمەيدىغان، جازامۇ بەرمەيدىغان قىلىپ ياراتتى) ئۆزەڭلارنى بىزنىڭ دەرگاھىمىزغا قايتۇرۇلمايدۇ دەپ ئويلامسىلەر؟﴾[4]

﴿أَلَمْ يَأْنِ لِلَّذِينَ آمَنُوا أَنْ تَخْشَعَ قُلُوبُهُمْ لِذِكْرِ اللَّهِ وَمَا نَزَلَ مِنَ الْحَقِّ وَلا يَكُونُوا كَالَّذِينَ أُوتُوا الْكِتَابَ مِنْ قَبْلُ فَطَالَ عَلَيْهِمُ الْأَمَدُ فَقَسَتْ قُلُوبُهُمْ وَكَثِيرٌ مِنْهُمْ فَاسِقُونَ﴾ ﴿ مۆمىنلەرگە ئۇلارنىڭ دىللىرى الله نىڭ

---

(1) سۈرە لوقمان 34 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
(2) سۈرە نەھل61 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى
(3) سۈرە مۇنافىقۇن 9 ـ دىن 11 ـ ئايەتكىچە
(4) سۈرە مۇئمىنۇن 99 ـ 115 ـ ئايەتلەر

زىكرىگە ۋە نازىل بولغان ھەقىقەتكە (يەنى قۇرئان ئايەتلىرىگە) ئېرىيدىغان ۋاقىت يەتمىدىمۇ؟ ئۇلار ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىي ـ ناسارالار) دەك بولمىسۇن، (ئۇلار بىلەن پەيغەمبەرلىرىنىڭ ئارىلىقىدىكى) زاماننىڭ ئۇزىرىشى بىلەن ئۇلارنىڭ دىللىرى قېتىپ كەتتى، ئۇلارنىڭ نۇرغۇنى اللہ نىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچىلاردۇر﴾ [1]

574/1 ـ وعن ابن عمر رضي اللّه عنهما قال: أَخَذَ رَسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِمنكِبِي فَقَالَ: «كُنْ في الدُّنْيَا كَأَنَّكَ غَرِيبٌ أَو عابرُ سَبِيلٍ» وَكَانَ ابْنُ عُمَرَ رضي اللّه عنهما يقول: إِذَا أَمسَيتَ، فَلا تَنْتَظِرِ الصَّبَاحَ، وَإِذَا أَصْبَحْتَ، فَلا تَنْتَظِرِ المَسَاءَ، وخذ مِن صِحَّتِكَ لِمَرَضِكَ وَمِن حَيَاتِكَ لِمَوتِكَ» رواه البخاري.

574/1 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام مۈرەمنى تۇتۇپ تۇرۇپ: «دۇنيادا خۇددى غېرىپ ياكى ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى. ئۆتۈپ كېتىۋاتقان مۇساپىردەك بولغىن» دېگەن ئىدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر مۇنداق دەيتتى: كۈننى كەچ قىلساڭ تاڭ يورۇشىنى كۈتمىگىن، تاڭ ئاتقۇزساڭ كەچ بولۇشىنى كۈتمىگىن، ساق ۋاقتىڭنى كېسەل كېلىشتىن بۇرۇن، ھايات ۋاقتىڭنى ئۆلۈم كېلىشتىن بۇرۇن غەنىمەت بىلگىن . [بۇخارىدىن]

575/2 ـ وعنه أَنَّ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «ما حَقُّ امْرِيءٍ مُسلِمٍ لَهُ شَيءٌ يُوصِي فِيهِ. يَبِيتُ لَيْلَتَيْنِ إِلاَّ وَوَصِيَّتُهُ مَكْتُوبَةٌ عِنْدَهُ» متفقٌ عليه. هذا لفظ البخاري.

وفي روايةٍ لمسلمٍ: «يَبِيتُ ثَلاثَ لَيَالٍ» قال ابن عمر: مَا مَرَّتْ عَلَيَّ لَيْلَةٌ مُنذُ سَمِعتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال ذلِكَ إِلاَّ وَعِنْدِي وَصِيَّتِي.

575/2 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر قانداق بىر مۇسۇلماننىڭ ۋەسىيەت قالدۇرغىدەك نەرسىسى بولۇپ ئۇنىڭ ۋەسىيىتى پۈتۈلمەي (يېزىپ قالدۇرماي) ئىككى كېچىنىڭ ئۆتۈپ كېتىشى لايىق ئەمەس». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: ئۈچ كېچىنىڭ ئۆتۈپ كېتىشى دېيىلگەن، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن مۇشۇ سۆزنى ئاڭلىغاندىن ئېتىبارەن ۋەسىيىتىم يېنىمدا بولمىغان بىرەر كېچىمۇ ئۆتۈپ باقمىدى.

576/3 ـ وعن أَنس رضي اللّه عنه قال: خَطَّ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم خُطُوطاً فقال: «هَذا الإِنسَانُ وَهَذا أَجَلُهُ. فَبَيْنَما هو كَذَلِكَ إِذ جَاءَ الخَطُّ الأَقْرَبُ» رواه البخاري.

576/3 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام بىرمۇنچە سىزىق سىزىپ مۇنداق دېگەن: «مانا بۇ ئىنسان، مانا بۇ ئۇنىڭ ئەجىلى. ئىنسان ئۇنى ـ بۇنى قىلىپ يۈرگەندە تۇيۇقسىز يېقىن بولغان سىزىق (ئەجەل) كېلىپ ئۇنى ئېلىپ كېتىدۇ». [بۇخارىدىن]

[1] سۈرە ھەدىد 16 ـ ئايەت

577/4 ـ وعن ابن مسعُودٍ رضيَ اللّه عنه قال: خَطَّ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم خَطًّا مُرَبَّعاً، وخَطَّ خَطًّا في الْوَسَطِ خَارِجاً مِنْهُ، وَخَطَّ خُططاً صِغَاراً إلى هَذَا الَّذي في الوَسَطِ مِنْ جَانِبِهِ الَّذي في الوَسَطِ، فَقَالَ: «هَذَا الإنسَانُ، وَهَذَا أَجَلُهُ مُحِيطاً بِهِ أو قد أحَاطَ بِهِ وَهَذَا الَّذي هُوَ خَارِجٌ أَمَلُهُ وَهَذِهِ الْخطَطُ الصِّغَارُ الأَعْرَاضُ، فَإِنْ أَخْطَأَهُ هَذَا، نَهَشَهُ هَذَا، وَإِنْ أَخْطَأَهُ هَذَا نَهَشَهُ هَذَا» رواه البخاري.

577/4 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۆت چاسا كاتەكچە سىزىپ ئۇ كاتەكچىنىڭ ئوتتۇرىسىغا ئۇنىڭدىن چىقىپ كەتكەن بىر سىزىق سىزدى. شۇنىڭ بىلەن يەنە كاتەكچىنىڭ ئاستىنقى تەرىپىدىن ئوتتۇردىكى سىزىققا قارىتىپ بىر مۇنچە ئۇششاق سىزىقلارنى سىزدى، ۋە: «بۇ ئوتتۇردىكى سىزىق ئىنسان، ئۇنى ئوراپ تۇرغۇچى بۇ كاتەكچە بولسا ئۇنىڭ ئەجىلى. بۇ تۆت چاسىدىن (كاتەكچىدىن) چىقىپ تۇرغىنى بولسا ئۇنىڭ ئارزۇسى، بۆكچىك سىزىقلار بولسا مال ـ دۇنيادۇر. ئەگەر ئۇ كىشى بىر كىچىك سىزىقتىن قۇتۇلسا ئۇنى يەنە بىر كىچىك سىزىق چىرمىۋالىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭدىنمۇ قۇتۇلسا يەنە بىرى چىرمىۋالىدۇ. (نەتىجىدە تۆت چاسىدىن چىقىپ كەتكەن ئارزۇلىرىغا يېتەلمەي تۇيۇقسىز ئەجەل ئۇنىڭغا يېتىپ كېلىدۇ) » دېدى. [بۇخارىدىن]

بۇ يۇقىرىدا دېيىلگەن جەدۋەلنىڭ كۆرۈنۈشى:




578/5 ـ وعن أبي هريرة رضيَ اللّه عنه أنَّ رَسُولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «بَادِرُوا بِالأَعْمَالِ سَبْعاً، هَل تَنْتَظِرُونَ إلاَّ فَقْراً مُنْسِياً، أو غِنًى مُطغِياً، أوْ مَرَضاً مُفسِداً، أو هَرَماً مُفَنِّداً، أو مَوتاً مُجْهِزاً، أو الدَّجَّالَ، فَشَرُّ غَائِبٍ يُنْتَظَرُ، أوِ السَّاعَةَ وَالسَّاعَةُ أَدْهَى وأَمَرُّ؟» رواهُ الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

578/5 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر: ھەممىنى ئۇنتۇلدۇرىدىغان كەمبەغەللىكنى ياكى مەغرۇرلاندۇرىدىغان بايلىقنى، بەدەننى بۇزىدىغان كېسەل ياكى ئېگىز ـ پەس سۆزلەيدىغان دەرىجىدىكى قېرىلىق، تۇيۇقسىز كېلىدىغان ئۆلۈم ياكى كۈتۈپ تۇرۇلۇۋاتقان ئەڭ يامان دەججال ياكى قىيىن ۋە جاپالىق بولغان قىيامەت قاتارلىق يەتتە تۈرلۈك ئىش كېلىشتىن بۇرۇن سىلەر ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا ئالدىراڭلار كۈتۈۋاتىسىلەر» دېدى. [تىرمىزىدىن]

579/6 ـ وعنه قالَ: قالَ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَكْثِرُوا ذِكْرَهَا ذِمِ اللَّذَّاتِ» يَعني المَوْتَ، رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

579/6 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۆلۈمنى كۆپ ياد ئېتىڭلار». [تىرمىزىدىن]

580/7 ـ وعن أبي بن كعب رضي اللّهُ عنه : كانَ رَسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إذا ذَهَبَ ثُلثُ اللَّيْلِ، قامَ فقالَ : «يا أيها النَّاسُ اذْكُرُوا اللّه جَاءَتِ الرَاجِفَةُ تَتْبَعُهَا الرَّادِفَةُ، جاءَ المَوْتُ بما فِيهِ، جاءَ المَوْتُ بما فِيهِ» قلتُ : يا رَسُولَ اللّهِ إني أكْثِرُ الصَّلاةَ عَلَيْكَ، فكَمْ أجْعَلُ لكَ مِن صَلاتي؟ قال : «ما شِئْتَ» قُلْتُ الرُّبُعَ؟ قال : «ما شئْتَ، فَإِنْ زِدتَ فَهُوَ خَيْرٌ لكَ» قُلْتُ : فَالنِّصْفَ؟ قالَ «ما شِئْتَ، فإنْ زِدْتَ فهو خَيرٌ لكَ» قُلْتُ : فَالثلثَينِ؟ قالَ : «ما شِئْتَ، فإنْ زِدْتَ فهو خَيرٌ لكَ» قُلْتُ : أجْعَلُ لكَ صَلاتي كُلَّها؟ قال : إذاً تُكفي هَمَّكَ، ويُغْفَرُ لكَ ذَنْبُكَ» رواه الترمذي وقال : حديث حسن .

**580/7** ـ ئۇبەي ئىبنى كەئبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىنىڭ ئۈچتىن بىرى ئۆتسە ئورنىدىن تۇرۇپ: «ئى ئىنسانلار! الله نى كۆپ ئەسلەڭلار، بىرىنچى سۇر چېلىنىدىغان ۋاقىت يېتىپ كەپقالدى، ئۇنىڭغا ئىككىنچى سۇر ئەگىشىپ كېلىدۇ. ئۆلۈم ئۆزىدە بار دەھشەت بىلەن كېلىدۇ. ئۆلۈم ئۆزىدە بار دەھشەت بىلەن كېلىدۇ» دەيتتى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن دۇئالىرىمدا ساڭا كۆپرەك دۇرۇت يوللاي دەيمەن، نەچچىلىگىنى ساڭا ئۈچۈن قاراتسام بولار؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «خالىغىنىڭچە» دېدى. مەن: تۆتتىن بىرى بولارمۇ؟ دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «خالىغىنىڭچە بولىدۇ، ئەگەر زىيادە قىلساڭ ئۆزەڭ ئۈچۈن ياخشىدۇر» دېدى. مەن: يېرىمىنى قىلايمۇ ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «خالىغىنىڭچە بولىدۇ، ئەگەر زىيادە قىلساڭ ئۆزەڭ ئۈچۈن ياخشىدۇر» دېدى. مەن ئۈچتىن ئىككى قىسمىنى قىلايمۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «خالىغىنىڭچە قىل، ئەگەر زىيادە قىلساڭ ئۆزەڭ ئۈچۈن ياخشىدۇر» دېدى. مەن: بارلىق دۇئالىرىمنى سىلىگە دۇرۇت ئوقۇشقا قاراتسامچۇ؟ دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇچاغدا غەملىرىڭدىن قۇتۇلىسەن، گۇناھلىرىڭ كەچۈرۈلىدۇ» دېدى. [تىرمىزىدىن]

## 66 ـ باب

## ئەرلەرگە نىسبەتەن قەبرىنى زىيارەت قىلىشنىڭ ياخشىلىقى ۋە زىيارەت قىلغۇچىنىڭ نېمە دەيدىغانلىقى توغرىسىدا

581/1 ـ عن بُرَيْدَةَ، رضي اللّهُ عنه، قال : قال رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم : «كُنْتُ نَهَيْتُكُمْ عَنْ زِيارَةِ القُبُورِ فَزُوروها» رواهُ مسلم .

وفي رواية «فمن أراد أن يزور القبور فليزر فإنها تذكرنا بالآخرة» .

**581/1** ـ بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنى قەبرىنى زىيارەت قىلىشتىن چەكلىگەن ئىدىم، ئەمدى ئۇنى زىيارەت قىلساڭلار بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

582/2 ـ وعن عائشَةَ رضي اللَّهُ عنها قالت: كان رسُولُ اللَّهِ، صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، كُلَّما كان لَيْلَتها مِنْ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَخْرُجُ مِنْ آخِرِ اللَّيْلِ إِلى البَقِيع، فَيَقُولُ: «السَّلامُ عَلَيْكُمْ دَارَ قَوْمٍ مُؤمِنينَ، وأَتَاكُمْ ما تُوعَدُونَ، غَداً مُؤَجَّلُونَ، وإِنَّا إِنْ شَاءَ اللَّهُ بِكُمْ لاحِقُونَ، اللَّهُمَّ اغْفِرْ لأَهْلِ بَقِيع الغَرْقَدِ» رواهُ مسلم.

582/2 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەرقاچان ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ نۆۋەت كېچىسى بولسا، كېچىنىڭ ئاخىرىدا بەقىيئى قەبرىستانلىقىغا چىقىپ: «ئى مۆمىنلەر دىيارى! سالام سىلەرگە ۋەدە قىلىنغان نەرسىلەر سىلەرگە كەلدى، ئەتە (قىيامەت كۈنى) بىز كۆز ئالدىڭلارغا ھازىر بولىمىز. الله خالىسا بىزمۇ كېلىپ سىلەرگە قوشۇلىمىز. ئى الله! بەقىيئى ئەھلىنىڭ گۇناھىنى كەچۈرگىن» دەيتتى. [مۇسلىمدىن]

583/3 ـ وعن بُرَيْدَةَ رضي اللَّهُ عنهُ، قال: كَانَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُعَلِّمُهُمْ إِذا خَرَجُوا إِلى المَقابِرِ أَنْ يَقُولَ قَائِلُهُم: «السَّلامُ عَلَيكُمْ أَهْلَ الدِّيارِ مِنَ المُؤْمِنِينَ والمُسْلِمِينَ وَإِنَّا إِنْ شَاءَ اللَّهُ بِكُمْ لاَحِقُونَ، أَسْأَلُ اللَّه لَنَا وَلَكُمُ العافِيَةَ» رواه مسلم.

583/3 ـ بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، قاچانكى كىشىلەر قەبرىستانلىققا چىقماقچى بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا مۇنداق دېيىشنى ئۆگەتەتتى: «سالام سىلەرگە، ئى مۆمىن ۋە مۇسۇلمان ئەھلى! الله خالىسا بىزمۇ سىلەرگە قوشۇلغۇچىدۇرمىز. الله دىن بىزگە ۋە سىلەرگە ئامان ـ ئېسەنلىك تىلەيمەن» . [مۇسلىمدىن]

584/4 ـ وعن ابن عَبَّاسٍ، رَضيَ اللَّه عنهما، قال: مَرَّ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِقبورٍ بالمَدِينَةِ فَأَقْبَلَ عَلَيْهِمْ بوَجْهِهِ فقالَ: «السَّلامُ عَلَيْكُمْ يا أَهْلَ القُبُورِ، يَغْفِرُ اللَّهُ لَنا وَلَكُمْ، أَنْتُم سَلَفُنا ونَحْنُ بالأَثَرِ» رواهُ الترمذي وقال: حديثٌ حسن.

584/4 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنە قەبرىستانلىقىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ قەبرىستانلىققا قاراپ تۇرۇپ: «ئى قەبرە ئەھلى! سىلەرگە سالام الله بىزنى ۋە سىلەرنى ئەپۇ قىلغاي، سىلەر بىزدىن بۇرۇن بارغۇچىلار، بىزمۇ سىلەرنىڭ ئىزىڭلاردىن بارغۇچىدۇرمىز» دېدى . [تىرمىزىدىن]

## 67 ـ باب

## قىينىچىلىق سەۋەبىدىن ئۆلۈمنى ئارزۇقىلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، لېكىن دىندا پىتنىدىن قورقۇپ ئۆلۈمنى ئارزۇقىلىشنىڭ دۇرۇسلۇقى توغرىسىدا

585/1 ـ عنْ أَبي هُريرة رضيَ اللَّهُ عنه أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «لا يَتَمَنَّ أَحَدُكُمُ المَوْتَ إِمَا مُحسِناً، فَلَعَلَّهُ يَزْدادُ، وَإِمَّا مُسِيئاً فَلَعَلَّهُ يَسْتَعْتِبُ» متفقٌ عليه، وهذا لفظ البخاري.

وفي روايةٍ لمسلم عن أَبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّهُ عنه عَنْ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا يَتَمَنَّ أَحَدُكُمُ المَوْتَ، وَلا يَدْعُ بِهِ مِنْ قَبْلِ أَنْ يَأْتِيَهُ، إِنَّهُ إِذا ماتَ انْقَطَعَ عَمَلُهُ، وَإِنَّهُ لا يَزِيدُ المُؤْمِنَ عُمْرُهُ إِلاَّ خَيراً».

**585/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن بىرەرسى ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلمىسۇن، ئۇكىشى ئەگەر ياخشى كىشى بولسا بەلكىم ياخشىلىقنى كۆپەيتىدۇ قىلىشى مۇمكىن، ئەگەر ئۇ كىشى ئەسكى بولسا تەۋبە قىلىشى مۇمكىن» . [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام مۇسلىمنىڭ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى قىلغان يەنە بىر رىۋايىتىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن بىرەرسى ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىپ، ئۆلۈم كېلىشتىن بۇرۇن ئۇنى تىلەپ دۇئا قىلمىسۇن. چۈنكى مۆمىن ئۆلسە، ئۇنىڭ ئەمەلى ئۈزۈلۈپ قالىدۇ، مۆمىننىڭ ئۆمرى ھەقىقەتەن ئۇنىڭغا ياخشىلىقنىلا زىيادە قىلىدۇ» .

**586/2** ـ وعن أنسٍ رضي اللَّه عنه قال: قالَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يَتَمَنَّيَنَّ أَحَدُكُمُ المَوْتَ لِضُرٍّ أَصَابَهُ فَإِنْ كانْ لابُدَّ فاعِلاً، فَلْيَقُل: اللَّهُمَّ أَحْيِني ما كانَتِ الحَيَاةُ خَيْراً لي، وتَوَفَّني إِذا كانَتِ الوفاةُ خَيراً لي» متفقٌ عليه.

**586/2** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن بىرەرسى ئۆزىگە كەلگەن قىيىنچىلىق سەۋەبىدىن ھەرگىزمۇ ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلمىسۇن. ئارزۇ قىلماسلىقنىڭ پەقەت چارە بولمىسا: ئى الله! ئەگەر ھايات قېلىشىم ماڭا ياخشى بولسا مېنى ھايات قالدۇرغىن، ئەگەر ۋاپاتىم ماڭا ياخشى بولسا مېنى ۋاپات تاپقۇزغىن، دېسۇن» . [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**587/3** ـ وعَنْ قَيسِ بنِ أَبي حازمٍ قال: دَخَلْنَا عَلى خَبابِ بنِ الأَرَتِّ رضيَ اللَّهُ عنهُ نَعُودُهُ وَقَدِ اكْتَوى سَبْعَ كَيَّاتٍ فقال: إِنَّ أَصْحابنا الَّذينَ سَلَفُوا مَضَوْا، ولَم تَنْقُصْهُمُ الدُّنْيَا، وإِنَّا أَصَبْنَا ما لا نجِدُ لَهُ مَوْضِعاً إِلاَّ الترابَ ولَوْلاَ أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نهانَا أَنْ نَدْعُوَ بالمَوْتِ لَدَعَوْتُ بِهِ ثُمَّ أَتَيْنَاهُ مَرَّةً أُخْرَى وهُوَ يَبْني حائطاً لَهُ، فقال: إِنَّ المُسْلِمَ لَيُؤْجَرُ في كُلِّ شَيءٍ يُنْفِقُهُ إِلاَّ في شَيءٍ يَجْعَلُهُ في هذا الترابِ. متفقٌ عليه، وهذا لفظ رواية البخاري.

**587/3** ـ قەيس ئىبنى ئەبۇھازىم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز خەبباب ئىبنى ئەرەت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى يوقلاپ كىرگەن ئىدۇق، ئۇ بەدىنىنىڭ يەتتە يېرىنى داغلىغان ئىكەن. ئۇ: شەك شۈبھىسىزكى، بىزنىڭ بۇرۇنقى ھەمراھلىمىز ئالەمدىن كەتتى. دۇنيا ئۇلارنىڭ ياخشى ئەمەللىرىنى كېمەيتەلمىدى. بىز بولساق نۇرغۇن ماللارغا ئېرىشىپ قويىدىغان يەر تاپالماي ئۆي سېلىشقا ئىشلەتتۇق. ئەگەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى ئۆلۈمنى تىلەشتىن چەكلىمىگەن بولسا چوقۇم ئۆلۈمنى تىلەپ دۇئا قىلاتتىم، دېدى. كېيىن ئۇنى يەنە بىر يوقلاپ كەلسەك ئۇ ئۆزىنىڭ بىر تېمىنى ئوڭشاۋاتقان ئىكەن. ئۇ: مۇسۇلمان ئۆي سالغاندىن[1] باشقا خەجلىگەن ھەر بىر مېلى ئۈچۈن چوقۇم ئەجىر ئالىدۇ، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 68 ـ باب

[1] ئۆزىنىڭ ھاجىتىدىن سىرت ئۆي سالغانلار كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

## ئېھتىيات قىلىش ۋە شۈبھىلىك نەرسىلەرنى تەرك ئېتىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَتَحْسَبُونَهُ هَيِّناً وَهُوَ عِنْدَ اللَّهِ عَظِيمٌ﴾ ﴿ئۇنى سەل چاغلىدىڭلار ھالبۇكى، الله نىڭ نەزىرىدە، ئۇ چوڭ گۇناھدۇر﴾[1] ﴿إِنَّ رَبَّكَ لَبِالْمِرْصَادِ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭ (بەندىلەرنى) ئەلۋەتتە كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر﴾[2].

588/1 ـ وعن النُّعمان بنِ بَشيرٍ رضيَ اللَّه عنهما قال: سمِعْتُ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «إنَّ الحَلاَلَ بَيِّنٌ، وإنَّ الحرامَ بَيِّنٌ، وَبَيْنَهما مُشْتَبِهاتٌ لاَ يَعْلَمُهُنَّ كَثِيرٌ مِنَ النَّاسِ، فَمَن اتَّقى الشُّبُهاتِ، اسْتَبْرَأَ لِدِينِهِ وعِرْضِهِ، وَمَنْ وَقَعَ في الشبُهاتِ، وقَعَ في الحَرامِ، كالرَّاعي يرْعى حَوْلَ الحِمى يُوشِكُ أَنْ يَرْتَعَ فِيهِ، أَلاَ وإِنَّ لِكُلِّ مَلِكٍ حِمًى، أَلاَ وَإِنَّ حِمَى اللَّهِ مَحَارِمُهُ، أَلاَ وإنَّ في الجسَدِ مُضْغَةً إذا صلَحَت صَلَحَ الجسَدُ كُلُّهُ، وَإذا فَسَدَتْ فَسدَ الجَسَدُ كُلُّهُ: أَلاَ وَهِي القَلْبُ» متفقٌ عليه. ورَوَياه مِنْ طُرُقٍ بِأَلْفاظٍ مُتَقارِبَةٍ.

**588/1** ـ نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، ھالال ۋە ھارام ئاشكارا بايان قىلىنغاندۇر. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا نۇرغۇن كىشىلەر بىلمەيدىغان شۈبھىلىك نەرسىلەر بار. كىمكى شۈبھىدىن ساقلانسا دىنىنى ۋە ئابرويىنى ساقلىغان بولىدۇ، كىمكى شۈبھىلىك نەرسىنى قىلسا ھارامنىمۇ قىلىپ قويىدۇ. ئۇ ماللىرىنى چېگرا ئەتراپىدا بېقىۋاتقان پادىچىغا ئوخشايدۇ. ئەگەر دىققەت قىلمىسا ماللىرى چېگرادىن ئۆتۈپ كېتىدۇ. بىلىڭلاركى، ھەر بىر پادىشاھنىڭ چېگراسى بار. بىلىڭلاركى، الله نىڭ چېگراسى ھارام قىلغان نەرسىلىرىدۇر. ئاگاھ بولۇڭلار، بەدەندە بىر پارچە گۆش بولۇپ، ئۇ تۈزەلسە پۈتۈن بەدەن تۈزىلىدۇ. ئەگەر ئۇ بۇزۇلسا پۈتۈن بەدەن بۇزۇلىدۇ، ئۇ گۆش بولسىمۇ يۈرەكتۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

589/2 ـ وعن أَنسٍ رضيَ اللَّهُ عنه أَنَّ النَبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَجَدَ تَمْرَةً في الطَّرِيقِ، فقالَ: «لَوْلاَ أَنِّي أَخافُ أَنْ تَكُونَ مِنَ الصَّدَقَةِ لأَكَلْتُها». متفقٌ عليه.

**589/2** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى يولدىن بىر تال خورما تېپىۋېلىپ مۇنداق دېگەن: «ئەگەر مەن ئۇ خورمىنىڭ سەدىقە بولۇپ قېلىشىدىن قورقمىغان بولسام، ئۇنى چوقۇم يەۋالاتتىم». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

590/3 ـ وعن النَّوَّاسِ بنِ سَمعانَ رضي اللَّه عنه عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «البرُّ حُسنُ الخُلُقِ وَالإِثمُ ما حاكَ في نفْسِكَ، وكَرِهْتَ أَنْ يَطَّلِعَ عَلَيْهِ النَّاسُ» رواه مسلم.

**590/3** ـ نەۋۋاس ئىبنى سەمئان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ياخشىلىق دېگەن گۈزەل ئەخلاقتۇر، گۇناھ دېگەن، كۆڭلۈڭ شەكلەنگەن ۋە باشقىلارنىڭ بىلىپ قېلىشىنى خالىمىغان ئىشتۇر». [مۇسلىمدىن]

---

[1] سۈرە نۇر 15 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى

[2] سۈرە فەجىر 14 ـ ئايەت.

591/4 ـ وعن وابصةَ بنِ مَعْبدٍ رضيَ اللّه عنه قال: أتَيْتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: «جِئْتَ تسألُ عنِ البِرِّ؟» قلت: نعم، فقال: «اسْتَفْتِ قَلْبَكَ، البِرُّ: ما اطْمَأَنَّتْ إِلَيْهِ النَّفْسُ، واطْمَأَنَّ إِلَيْهِ القَلْبُ، والإِثمُ ما حاكَ في النَّفْسِ وتَرَدَّدَ في الصَّدْرِ، وإِنْ أَفْتَاكَ النَّاسُ وَأَفْتَوكَ» حديثٌ حسن، رواهُ أحمدُ، والدَّارَمِيُّ في «مُسْنَدَيْهِما».

591/4 ـ ۋابىسە ئىبنى مەئبەد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياخشىلىقلار توغرۇلۇق سوراپ كەلدىڭمۇ ؟ » دېدى. مەن: ھەئە ـ دېسەم،پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قەلبىڭدىن سورا، ياخشىلىق دېگەن كۆڭلۈڭ ۋە دىلىڭ رازى بولىدىغان ئىشتۇر. يامانلىق دېگەن، گەرچە كىشىلەر ئۇنى قىلىشقا ھەر قانچە رۇخسەت قىلسىمۇ، كۆڭلۈڭ ۋە دىلىڭ ئازاپلىنىدىغان ئىشتۇر» دېدى. [ئەھمەد ۋە دارىمىدىن]

592/5 ـ وعن أبي سِرْوَعَةَ بكسر السين المهملة وفتحها عُقْبَةَ بنِ الحارثِ رضي اللّهُ عنهُ أنَّهُ تَزَوَّجَ ابْنَةً لأبي إِهاب بنِ عَزِيزٍ، فَأَتَتْهُ امْرَأَةٌ فقالت: إِنِّي قَد أَرْضَعْتُ عُقْبَةَ وَالتي قَدْ تَزَوَّجَ بها، فقال لَها عُقبةُ: ما أَعْلَمُ أنَّكِ أرضعْتِني وَلاَ أَخْبَرتِني، فَرَكِبَ إِلى رسُولِ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بالمَدِينَةِ، فَسَأَلَهُ، فقال رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «كَيْفَ، وَقَدْ قِيلَ؟» ففارَقَهَا عُقْبَةُ ونكَحَتْ زَوْجاً غيرَهُ. رواهُ البخاري.

592/5 ـ ئۇقبە ئىبنى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ ئەبۇئىھاب ئىبنى ئەزىزنىڭ قىزىنى نىكاھىغا ئالغان ئىدى. ئۇنىڭ ئالدىغا بىر ئايال كېلىپ: ھەقىقەتەن مەن ئۇقبە ۋە ئۇنىڭ ئايالىنى ئېمىتكەن ئىدىم، دېدى. ئۇقبە ئۇ ئايالغا: مەن سىزنىڭ مېنى ئېمىتكەنلىكىڭىزنى بىلمەيدىكەنمەن، ماڭا بۇرۇن خەۋەر قىلمىغانتىڭىز، دېدى. ئاندىن ئۇ ئۇلۇغىغا مىنىپ مەدىنىگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بېرىپ بۇ ئىش توغرۇلۇق سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قانداق قىلغۇلۇق، ۋەھالەنكى بۇ گەپ دېيىلىپ قالغان تۇرسا» دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇقبە ئۇ ئايالدىن ئاجرىشىپ كەتتى، ئاندىن ئۇ ئايال باشقا بىرىگە تەگدى. [بۇخارىدىن]

593/6 ـ وعن الحَسَنِ بن عَليٍّ رضيَ اللّهُ عنهما، قال: حَفِظْتُ مِنْ رَسُولِ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «دَعْ ما يَرِيبُكَ إِلى مَا لا يرِيبُك» رواهُ الترمذي وقال حديث حسن صحيح.

ومعناهُ: اتْرُكْ ما تَشُكُّ فِيهِ، وخُذْ ما لا تَشُكُّ فِيهِ.

593/6 ـ ھەسەن ئىبنى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن «سەن شەكلىك نەرسىنى قويۇپ، شەكلىك ئەمەس نەرسىنى قوبۇل قىلغىن» دېگەن سۆزنى يادلىۋالغان ئىدىم. [تىرمىزىدىن]

594/7 ـ وعن عائشةَ رضيَ اللّهُ عنها، قالت: كانَ لأبي بَكْرٍ الصَّدِّيقِ، رضيَ اللّهُ عنهُ غُلامٌ يُخْرِجُ لَهُ الخَراجَ وكانَ أَبو بَكْرٍ يَأْكُلُ مِنْ خَرَاجِهِ، فَجَاءَ يَوماً بِشَيءٍ، فَأَكَلَ مِنْهُ أَبُو بَكْرٍ، فَقَالَ لَهُ الغُلامُ: تَدْرِي مَا هَذا؟ فَقَالَ أَبُو بَكْرٍ: ومَا هُوَ؟ قَالَ: كُنْتُ تَكَهَّنْتُ لإِنْسَانٍ في الجاهِلِيَّةِ ومَا أُحْسِنُ الكَهَانَةَ إِلاَّ أَنِّي خَدَعْتُهُ، فَلَقِيَنِي، فَأَعْطَانِي بِذلك هَذَا الذي أَكَلْتَ مِنْهُ، فَأَدْخَلَ أَبُو بَكْرٍ يَدَه فَقَاءَ كُلَّ شَيءٍ في بَطْنِهِ، رواه البخاري.

**594/7** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەبۇبەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ بىر خىزمەتكارى بولۇپ، ئۇ تاپقان نەرسىنىڭ بىر قىسمىنى ئەبۇبەكرىگە تاپشۇراتتى. ئەبۇبەكرى شۇنى خىراجەت قىلاتتى. بىر كۈنى ئەبۇبەكرى خىزمەتكارى ئېلىپ كەلگەن نەرسىدىن يېدى. ئۇ بالا: بۇنىڭ نەدىن كەلگەنلىكىنى بىلەمسەن؟ دېگەن ئىدى. ئەبۇبەكرى: ئۇ قانداق كەلگەن؟ دېدى. ئۇ بالا: مەن جاھىلىيەت دەۋرىدە بىر كىشىگە پال سېلىپ بەرگەن ئىدىم. ئەمەلىيەتتە مەن پالچىلىقنى بىلمەيمەن، پەقەت ئۇنى ئالداپ قويغان ئىدىم. ئۇ ماڭا ئۇچراپ قېلىپ سەن يېگەن شۇ نەرسىنى شۇ ئىشقا ئۇدۇللاپ بەردى ـ دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئەبۇبەكرى قولىنى ئېغىزىغا تىقىپ بارلىق نەرسىنى ياندۇرۋەتتى. [بۇخارىدىن]

595/8 ـ وعن نافِعٍ أنَّ عُمَرَ بنَ الخَطَّابِ رَضيَ اللَّهُ عَنْهُ، كَانَ فَرَضَ للْمُهاجِرِينَ الأوَّلِينَ أربَعَةَ آلافٍ، وفَرَضَ لابْنِهِ ثلاثةَ آلافٍ وخَمْسَمائةٍ، فَقِيلَ لَهُ: هُوَ مِنَ المُهاجِرِينَ فَلِم نَقَصْتَهُ؟ فقال: إِنَّما هَاجَر بِهِ أبُوه يَقُولُ: لَيْسَ هُوَ كَمَنْ هَاجَرَ بِنَفْسِهِ. رواهُ البخاري.

**595/8** ـ نافىئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ تەقسىماتتا دەسلەپتە ھىجرەت قىلغان مۇھاجىرلارغا كىشى بېشىغا تۆت مىڭ، ئوغلىغا ئۈچ يېرىم مىڭ بېرىشنى بەلگىلىدى. ئۇنىڭغا: ئوغلۇڭمۇ مۇھاجىرلاردىنغۇ، ئۇنىڭ نېمىشقا ئاز بولۇپ قالدى ـ دېيىلگەندە، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: (باشقىلار ئۆزى خالاپ ھىجرەت قىلغان)، ئۇنى ئاتىسى ھىجرەت قىلدۇرغان، ئابدۇللاھ ئۆزى ھىجرەت قىلغان كىشىلەرگە ئوخشىمايدۇ، دېدى. [بۇخارىدىن]

596/9 ـ وعن عطِيَّةَ بنِ عُرْوَةَ السَّعْدِيِّ الصَّحَابِيِّ رضيَ اللَّه عنهُ قالَ. قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم «لايبلغ العبدُ أنْ يكون من المتقين حتى يَدَعَ مالا بَأْس بِهِ حَذراً لما بِهِ بَأْسٌ».

رواهُ الترمذي وقال: حديثٌ حسن.

**596/9** ـ ئەتىييە ئىبنى ئۇرۋە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بەندە شۈبھىلىك نەرسىلەرنى قىلىپ قويماي دەپ، كېرەك يوق دېگەن نەرسىلەرنىمۇ تاشلىمىغۇچە تەقۋادارلارنىڭ مەرتىۋىسىگە يېتەلمەيدۇ». [تىرمىزىدىن]

## 69 ـ باب

## خەلق ۋە زامان بۇزۇلغاندا ياكى دىندا پىتنىگە ھارام شۈبھىلىك نەرسىلەرگە گىرىپتار بولۇپ قېلىشتىن قورقۇپ كىشىلەردىن ئايرىلىپ تۇرۇشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَفِرُّوا إِلَى اللَّهِ إِنِّي لَكُمْ مِنْهُ نَذِيرٌ مُبِينٌ﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى،: الله تەرەپكە قېچىڭلار (يەنى الله غا ئىلتىجا قىلىڭلار)، مەن ھەقىقەتەن سىلەرگە الله تەرىپىدىن (كەلگەن) ئۇچۇق ئاگاھلاندۇرغۇچىمەن﴾[1].

[1] سۈرە زارىيات 50 ـ ئايەت.

597/1 ـ وعن سعد بن أبي وقَّاص رضي اللّه عنه، قال: سَمِعْتُ رَسُولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُول: «إِنَّ اللّه يحِبُّ العَبدَ التَّقِيَّ الغَنِيَّ الخفي» رواه مسلم.

597/1 ـ سەئد ئىبنى ئەبۇۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «الله تەقۋا، قانائەتچان، ئۆزىنى ئاشكارا قىلمىغان بەندىسىنى ياخشى كۆرىدۇ». [مۇسلىمدىن]

598/2 ـ وعن أبي سعيد الخُدريِّ رضي اللّه عنه قال: قال رَجُلٌ أيُّ النَّاسِ أفضَلُ يارسولَ اللّه؟ قال: «مُؤْمِنٌ مجاهِدٌ بِنَفسِهِ وَمَالِهِ في سبيل اللّه» قال: ثم من؟ قال: «ثم رَجُلٌ مُعتَزِلٌ في شِعْبٍ مِن الشِّعَاب يَعبُدُ رَبَّه».

وفي روايةٍ» يتَّقِي اللّه. ويَدَعُ النَّاسِ مِن شَرِّه» متفقٌ عليه.

598/2 ـ ئەبۇسەئىدىل خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! كىشىلەرنىڭ ئەڭ ئېسىلى كىم؟ دەپ سورىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «جېنى ۋە مېلى بىلەن الله يولىدا جىھاد قىلغۇچى» دېدى. ئۇ كىشى: ئاندىن كىيىنچۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاندىن كىيىن ئۆز رەببىگە ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن تاغ جىلغىلىرىدىن بىر جىلغىدا كىشىلەردىن ئايرىلىپ تۇرغۇچى» دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «الله دىن قورققان، كىشىلەرگە ئۆزىنىڭ يامانلىقى يېتىپ قېلىشتىن ئەنسىرەپ ئۇلاردىن يىراق تۇرغان كىشى» دېيىلگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

599/3 ـ وعنه قالَ: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يُوشِكَ أَنْ يَكُونَ خَيْرَ مَالِ المُسْلِمِ غَنَمٌ يَتَّبَّعُ بهَا شَعَفَ الجِبَال. ومواَقِعَ الْقَطْرِ يَفِرُّ بِدِينِهِ من الفِتَنِ» رواه البخاري. و «شَعَفَ الجِبَال»: أعْلاَهَا.

599/3 ـ ئەبۇسەئىدىل خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يات ئارىدا مۇسۇلماننىڭ ئەڭ ياخشى مېلى قوي بولۇپ قالىدۇ، ئاندىن ئۇ دىنىنى پىتنە ـ پاساتنىڭ مالامىتىدىن قوغداش ئۈچۈن قويلىرىنى ئەگەشتۈرۈپ تاغ چوققىسى ۋە يايلاقلارغا كىتىپ شۇ جايدا ياشايدۇ». [بۇخارىدىن]

600/4 ـ وعنْ أبي هُريرة رضيَ اللّه عنْه. عن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «ما بَعَثَ اللّه نَبيًّا إلاَّ رَعَى الْغَنَمَ» فَقَالَ أَصْحابُه: وَأَنْتَ؟ قَالَ: «نَعَمْ، كُنْتُ أَرْعَاهَا عَلَى قَرارِيطَ لأَهْلِ مَكَّةَ» رواه البخاري.

600/4 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله ئەۋەتكەنلا پەيغەمبەر قوي باققان» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى: سەنمۇ قوي باققانمۇ؟ ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە، مەنمۇ مەككىلىكلەرنىڭ قويىنى بىر نەچچە تەڭگىگە باقاتتىم» دېدى. [بۇخارىدىن]

601/5 ـ وعنه عَنْ رسولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أنه قال: «مِنْ خَيرِ مَعَاشِ النَّاسِ لهم رَجُلٌ مُمْسِكٌ عِنَانَ فَرسِهِ في سَبِيلِ اللّه، يَطيرُ عَلَى مَتنِهِ، كُلَّمَا سَمِعَ هَيْعَةً أَوْ فَزْعَةً، طارَ عَلَيْهِ يَبْتَغِي الْقَتلَ، أو المَوْتَ مظَانَّه،

أَوْ رَجُلٌ في غُنَيمَةٍ في رَأْسِ شَعَفَةٍ مِن هَذِهِ الشَّعَفِ، أَوْ بَطنٍ وادٍ مِن هَذِهِ الأَودِيَةِ، يُقِيمِ الصَّلاةَ ويُؤتي الزَّكاةَ، ويَعْبُد رَبَّهُ حتَّى يَأْتِيَهُ اليَقِينُ لَيسَ مِنَ النَّاسِ إلاَّ في خَيْرٍ» رواه مسلم.

**601/5** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھاياتلىقتا كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا مۇنداق بىر كىشىنىڭ ھاياتى بولۇپ ئۇ كىشى ئۆز ئېتىنىڭ چۇلۋۇرىنى اللە يولىدا تۇتۇپ تۇرىدۇ. ھەر قاچان ئۇرۇش شەپىسى ياكى ئەنسىزلىكنى ئاڭلىسا، دۈشمەننى ئۆلتۈرۈش ياكى اللە يولىدا شېھىد بولۇپ ئۆلۈشنى تەلەپ قىلىپ ئېتىغا مىنىپ شۇ ياققا قاراپ چاپىدۇ، ياكى مۇنداق بىركىشى بولۇپ قويى بىلەن مۇشۇ تاغ چوققىلىرىدىن بىر چوققا ياكى جىلغىلاردىن بىر جىلغىدا تۇرۇپ تاكى ئەجىلى توشقىچە باشقىلارنىڭ يامانلىقىدىن بولغان ھالدا ناماز ئوقۇپ، زاكات بېرىپ، ئۆز رەببىگە ئىبادەت قىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

## 70 ـ باب

### كىشىلەرگە ئارىلىشىپ ياشاش، جۈمە نامىزىنى ۋە بەش ۋاخ نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇش، ياخشى يىغىلىشلارغا قاتنىشىش ۋە ئىلىم ـ زىكرى سورۇنلىرىدا ئۇلار بىلەن بىللە بولۇش، كېسەللەرنى يوقلاش، جىنازا نامىزىغا قاتنىشىش، ھاجەتمەنلەرنىڭ ھاجىتىدىن چىقىش، ئۇنىدىن باشقا ئۇلارنىڭ مەنپەئەتىنى قوغداش. مۇمكىن بولغان كىشىنى ياخشىغا بۇيرۇپ ياماندىن چەكلەش ئارقىلىق ئۇلارنىڭ جاھىللىرىنى توغرا يولغا ئۈندەش، كىشىلەرگە ئازار بېرىشتىن ساقلىنىش، يەتكەن ئەزىيەتكە سەۋر قىلىش ئارقىلىق چىقىش يولى ئىزدەش قاتارلىق ئەمەللەرنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

اعْلم أن الاخْتِلاط بالنَّاسِ على الوَجْهِ الذي ذَكَرْتُهُ هو المختار الذي كان عليه رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وسائِرُ الأنبياءِ صلواتُ اللَّهِ وسلامُه عليهم، وكذلك الخُلفاءُ الرَّاشدونَ، وَمَنْ بعدهُم من الصَّحَابةِ والتَّابعِينَ، ومَنْ بَعدَهُم من عُلَمَاءِ المسلمينَ وأَخْيارِهم، وهو مَذْهَبُ أَكْثَرِ التَّابعينَ ومَنْ بعدَهُم، وَبِهِ قَالَ الشَّافعيُّ وأَحْمَدُ، وأَكْثَرُ الفُقَهَاءِ رضي اللَّه عنهم أجمعين. قال تعالى: ﴿وتَعَاونُوا عَلَى البِرِ والتَّقْوَى﴾ ﴿ياخشى ئىشقا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار﴾[1].

بىلىشىمىز كېرەككى، كىشىلەرگە ئارىلىشىش مەن يۇقىرىدا بايان قىلغان يول بىلەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە باشقا پەيغەمبەرلەر (اللە نىڭ رەھمىتى ۋە سالىمى ئۇلارغا بولسۇن)، شۇنىڭدەك يېتەكچى خەلىپىلەر، ئۇلاردىن كېيىنكى ساھابە ـ تابىئىنلار، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆلىمالىرى ۋە ياخشىلىرىنىڭ تۇتقان يولىدۇر مانا كۆپ ساندىكى تابىئىنلار ۋە ئۇلاردىن كېيىنكى نۇرغۇن كىشىلەرنىڭ ماڭغان يولىدۇر. ئىمام ئەھمەد، شافىئى ۋە نۇرغۇن ئالىملار (اللە ئۇلاردىن رازى بولسۇن) بىرلىككە كەلگەن يولدۇر.

---

[1] سۈرە مائىدە 2 ـ ئايەت

71 ـ باب

## كەمتەر بولۇش ۋە مۆمىنلەرگە مۇلايىم، مېھرىبان بولۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَاخْفِضْ جَنَاحَكَ لِمَنِ اتَّبَعَكَ مِنَ الْمُؤْمِنِينَ﴾ ﴿ساڭا ئەگەشكەن مۆمىنلەرگە مۇلايىم بولغىن﴾[1] ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا مَنْ يَرْتَدَّ مِنْكُمْ عَنْ دِينِهِ فَسَوْفَ يَأْتِي اللَّهُ بِقَوْمٍ يُحِبُّهُمْ وَيُحِبُّونَهُ أَذِلَّةٍ عَلَى الْمُؤْمِنِينَ أَعِزَّةٍ عَلَى الْكَافِرِينَ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر سىلەردىن كىمكى مۇرتەد بولىدىكەن الله (ئۇنىڭ ئورنىغا) الله ئۇلارنى دوست تۇتىدىغان، ئۇلارمۇ الله نى دوست تۇتىدىغان، مۆمىنلەرگە كۆيۈنىدىغان، كاپىرلارغا شەپقەتسىز، الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلىدىغان ۋە مالامەت قىلغۇچىنىڭ مالامىتىدىن قورقمايدىغان بىر قەۋمنى كەلتۈرىدۇ﴾[2] ﴿يَا أَيُّهَا النَّاسُ إِنَّا خَلَقْنَاكُمْ مِنْ ذَكَرٍ وَأُنْثَى وَجَعَلْنَاكُمْ شُعُوباً وَقَبَائِلَ لِتَعَارَفُوا إِنَّ أَكْرَمَكُمْ عِنْدَ اللَّهِ أَتْقَاكُمْ﴾ ﴿ئى ئىنسانلار! سىلەرنى بىز ھەقىقەتەن بىر ئەر، بىر ئايالدىن،(ئادەم بىلەن ھەۋۋادىن ئىبارەت) بىر ئاتا، بىر ئانىدىن ياراتتۇق، ئۆز ـ ئارا تونۇشۇشۇڭلار ئۈچۈن سىلەرنى نۇرغۇن مىللەت ۋە ئۇرۇق قىلدۇق، ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار الله نىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېساپلىنىسىلەر﴾[3].

﴿فَلا تُزَكُّوا أَنْفُسَكُمْ هُوَ أَعْلَمُ بِمَنِ اتَّقَى﴾ ﴿سىلەر ئۆزەڭلارنى پاك ھېسابلىماڭلار. الله تەقۋادار بولغان ئادەمنى ئوبدان بىلىدۇ﴾[4] ﴿وَنَادَى أَصْحَابُ الأَعْرَافِ رِجَالاً يَعْرِفُونَهُمْ بِسِيمَاهُمْ قَالُوا مَا أَغْنَى عَنْكُمْ جَمْعُكُمْ وَمَا كُنْتُمْ تَسْتَكْبِرُونَ أَهَؤُلاءِ الَّذِينَ أَقْسَمْتُمْ لا يَنَالُهُمُ اللَّهُ بِرَحْمَةٍ ادْخُلُوا الْجَنَّةَ لا خَوْفٌ عَلَيْكُمْ وَلا أَنْتُمْ تَحْزَنُونَ﴾ ﴿ئەئرافتىكىلەر (يەنى ياخشىلىقلىرى بىلەن يامانلىقلىرى تەڭ بولۇپ قالغان، جەننەتتىمۇ ئەمەس، دوزاختىمۇ ئەمەس كىشىلەر) سىماسىدىن تونۇيدىغان (دوزىخى) ئادەملەرگە: «توپلىغان پۇل ـ ماللىرىڭلار ۋە تەكەببۇرلۇقۇڭلار سىلەرگە نېمىگە ئەسقاتتى؟» دەپ توۋلايدۇ. (ئەئرافتىكىلەر دوزىخلارغا مۆمىنلەرنىڭ پېقىرلىرىنى كۆرسىتىپ تۇرۇپ) سىلەر الله نىڭ رەھمىتىگە ئېرىشەلمەيدۇ، دەپ قەسەم قىلغان كىشىلەر مۇشۇلارمۇ؟ (مانا بۇلارغا) جەننەتكە كىرىڭلار، سىلەرگە (كەلگۈسىدىن) غەم قىلىش، (كەتكەنگە) قايغۇرۇش يوقتۇر (دېيىلىدى دەيدۇ)﴾[5].

602/1 ـ وعن عِيَاضِ بنِ حِمَارٍ رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِن اللّه أَوحَى إِليَّ أَنْ تَواضَعُوا حتى لا يَفْخَرَ أَحَدٌ عَلَى أَحدٍ، ولا يَبْغِيَ أَحَدٌ على أَحَدٍ» رواه مسلم.

602/1 ـ ئىياز ئىبنى ھىمار رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله ماڭا: بىرسى ـ بىرسىگە چوڭچىلىق قىلمايدىغان، بىرسى ـ بىرسىگە زۇلۇم قىلمايدىغان ھالەتتە كەمتەر بولۇڭلار دەپ ۋەھيي قىلدى». [مۇسلىمدىن]

[1] سۈرە شۇئەرا 215 ـ ئايەت.
[2] سۈرە مائىدە 54 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ھۇجۇرات 13 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە نەجم 32 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] سۈرە ئەئراف 48 ــ 49 ـ ئايەتلەر.

603/2 ـ وعَنْ أبي هريرة رضي اللّه عنه أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «ما نَقَصَتْ صَدَقَةٌ من مالٍ، وما زاد اللّه عَبداً بِعَفوٍ إلاَّ عِزّاً، ومَا تَوَاضَعَ أحَدٌ للّهِ إلاَّ رَفَعَهُ اللّهُ» رواه مسلم.

603/2 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سەدىقە مالنى كېمەيتمەيدۇ. قانداق بىر بەندە كەچۈرۈمچان بولىدىكەن، الله ئۇنىڭ ئىززىتىنى زىيادە قىلىدۇ. بىركىشى الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ئۆزىنى تۆۋەن تۇتسىلا، الله ئەززەۋەجەل ئۇنىڭ ئىززىتىنى يەنىمۇ كۆتۈرىدۇ». [مۇسلىمدىن]

604/3 ـ وعن أنس رضي اللّه عنه أنَّهُ مَرَّ عَلَى صِبيانٍ فَسَلَّم عَلَيْهِم وقال: كان النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَفْعَلُهُ. متفقٌ عليه.

604/3 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ كىچىك باللارنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ، ئۇلارغا سالام قىلدى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇنداق قىلاتتى، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

605/4 ـ وعنه قال: إنْ كَانَتِ الأمَةُ مِن إمَاءِ أهل المَدِينَةِ لَتَأْخُذُ بِيَدِ النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَتَنْطَلِقُ بِهِ حَيثُ شَاءَتْ. رواه البخاري.

605/4 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ھەقىقەتەن مەدىنىنىڭ دېدەكلىرىدىن بىرەر دېدەكمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىنى تۇتۇپ: ئىشىمنى قىلىپ بەرگىن ـ دەپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى خالىغان يەرگە ئېلىپ كېتەلەيتتى. (بۇخارىدىن)

606/5 ـ وعن الأسوَدِ بنِ يَزِيدَ قال: سُئِلَتْ عَائِشَةُ رضيَ اللّه عنها: ما كانَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَصنعُ في بَيْتِهِ؟ قالت: كان يَكُون في مِهْنَةِ أهْلِهِ يَعني: خِدمَةِ أهلِه فإذا حَضَرَتِ الصَّلاة، خَرَجَ إلى الصَّلاةِ، رواه البخاري.

606/5 ـ ئەسۋەد ئىبنى يەزىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيدە نېمە قىلاتتى؟ دەپ سورالغاندا، ئۇ: ئۆز ئائىلىلىرىگە ياردەمدە بولاتتى، ناماز ۋاقتى بولسا نامازغا چىقاتتى، دەپ جاۋاپ بەردى. [بۇخارىدىن]

607/6 ـ وعن أبي رِفَاعَةَ تَميم بن أُسَيدٍ رضي اللّه عنه قال: انْتَهَيْتُ إلى رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وهو يَخْطُبُ. فقلتُ: يا رسولَ اللّه، رجُلٌ غَرِيبٌ جَاءَ يَسْأَلُ عن دِينِهِ لا يَدري مَا دِينُهُ؟ فَأَقْبَلَ عَليَّ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وتَركَ خُطْبَتهُ حتى انتَهَى إليَّ، فَأُتى بِكُرسيٍّ، فَقَعَدَ عَلَيهِ، وجَعَلَ يُعَلِّمُني مِمَّا عَلَّمَه اللّه، ثم أتَى خُطْبَتَهُ، فأتمَّ آخِرَهَا. رواه مسلم.

607/6 ـ ئەبۇرىفائە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بارسام ۋەز سۆزلەۋېتىپتىكەن. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىر غېرىپ ئادەم ئۆز دىنى توغرۇلۇق سورىغىلى كەپتۇ، ئۇ ئۆز دىنىنى بىلمەيدىكەن ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا يۈزلىنىپ ۋەزدىن توختاپ ئالدىمغا كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر ئورۇندۇق ئەكلىپ

بىرىلدى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدا ئولتۇرۇپ الله ئۇ زاتقا ئۆگەتكەن نەرسىلەرنى ماڭا ئۆگەتكىلى تۇردى. ئاندىن ۋەز ئېيتقان جايغا قايتىپ بىرىپ سۆزىنىڭ ئاخىرىنى داۋاملاشتۇردى. [مۇسلىمدىن]

608/7 ـ وعن أنسٍ رضي اللّه عنه أنَّ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كان إِذَا أكَلَ طَعَاماً لَعِقَ أصابِعه الثلاثَ قال: وقال: «إذَا سَقَطَتْ لُقْمَةُ أحَدِكُمْ، فَلْيُمِطْ عَنْها الأذى، ولْيأكُلْها، وَلا يَدَعْها للشَّيْطَانِ» وَأمَر أنْ تُسْلَتَ القَصْعَةُ قالَ: «فإنَّكُمْ لا تدْرُونَ في أيِّ طَعامِكُمُ البَركَةُ» رواه مسلم.

608/7 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دىگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچانكى تاماق يىسە ئۇزىنىڭ ئۈچ بارمىقىنى يالايتتى ۋە: «سىلەرنىڭ بىرەرسىڭلارنىڭ بىرەر لوقما تامىقى چۈشۈپ كەتسە ئۇنىڭغا يۇقۇپ قالغان نەرسىنى تازىلىۋىتىپ يەۋەتسۇن، ئۇنى شەيتانغا تاشلاپ بەرمىسۇن» دەيتتى ۋە تاماق قاچىسىنى يالىۋىلىشقا بۇيرۇپ: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، سىلەر تامىقىڭلارنىڭ قەيەردە بەركەت بارلىقىنى بىلمەيسىلەر» دەيتتى. [مۇسلىمدىن]

609/8 ـ وعن أبي هُريرة رضي اللّه عنه، عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «ما بعثَ اللّهُ نَبِيّاً إلاَّ رعى الغنَمَ» قالَ أصحابه: وَأنْتَ؟ فقال: «نَعَمْ كُنْتُ أرْعَاهَا على قَرارِيطَ لأهْلِ مَكَّة» رواهُ البخاري.

609/8 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دىگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله ئەۋەتكەنلا پەيغەمبەر قوي باققان» دىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى: سەنمۇ قوي باققانمۇ؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە، مەنمۇ مەككىلىكلەرنىڭ قوينى بىر نەچچە تەڭگىگە باقاتتىم» دىدى. [بۇخارىدىن]

610/9 ـ وعنهُ عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لَوْ دُعِيتُ إلى كُراعٍ أوْ ذِرَاعٍ لأجبت. وَلَوْ أُهْدى إليَّ ذِراعٌ أو كُراعٌ لَقَبِلْتُ» رواهُ البخاري.

610/9 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دىگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىگەن: «ئەگەر مەن قوينىڭ ئالدى ياكى كەينى پاچىقى بىلەن راستلانغان مېھماندارچىلىققا چاقىرىلسامىمۇ باراتتىم، ئەگەر ماڭا قوينىڭ ئالدى ياكى كەينى پاچىقى سوۋغا قىلىنسىمۇ قوبۇل قىلاتتىم». [بۇخارىدىن]

611/10 ـ وعن أنسٍ رضي اللّهُ عنه قال: كَانَتْ نَاقَةُ رَسُول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم العَضْبَاءُ لاَ تُسبَقُ، أو لا تكَادُ تُسْبَقُ، فَجَاءَ أعْرابيٌّ عَلى قَعُودٍ لهُ، فَسبقَها، فَشَقَّ ذلك عَلى المُسْلمِينَ حَتَّى عَرَفَهُ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقَالَ: «حَقٌّ عَلى اللّهِ أنْ لاَ يَرْتَفِعَ شَيء مِنَ الدُّنْيَا إلاَّ وَضَعَهُ» رواهُ البخاري.

611/10 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دىگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەزبا ئىسىملىك بىر تۆگىسى بار بولۇپ مۇسابىقىدە ھېچ تۆگە ئالدىغا ئۆتەلمەيتتى ياكى يېتىشەلمەيتتى. بىر ئەئرابى ئۆزىنىڭ ئادەتتىكى بىر تۆگىسى بىلەن كېلىپ ئەزبانىڭ ئالدىغا ئۆتۈپ كەتتى. بۇ ئەھۋال مۇسۇلمانلارغا ئېغىر كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنى سېزىپ: «دۇنيادىكى ھەر قانداق بىر نەرسىنىڭ مەرتىۋىسى كۆتۈرۈلسە ئۇنى ئۆز ئورنىغا چۈشۈرۈپ قويۇش الله نىڭ قانۇنىيىتىدۇر» دىدى. [بۇخارىدىن]

## 72 ـ باب

## تەكەببۇرلۇق ۋە مەن ـ مەنچىلىكنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿تِلْكَ الدَّارُ الْآخِرَةُ نَجْعَلُهَا لِلَّذِينَ لا يُرِيدُونَ عُلُوّاً فِي الأَرْضِ وَلا فَسَاداً وَالْعَاقِبَةُ لِلْمُتَّقِينَ﴾ ﴿ئەنە شۇ ئاخىرەت يۇرتىنى يەر يۈزىدە چوڭچىلىق قىلىشنى ۋە بۇزغۇنچىلىق قىلىشنى كۆزلىمەيدىغانلارغا خاس قىلدۇق، (ياخشى) ئاقىۋەت تەقۋادارلارغا مەنسۇپتۇر﴾[1] ﴿وَلا تَمْشِ فِي الأَرْضِ مَرَحاً﴾ ﴿سەن زېمىندا مەغرۇرانە يۈرمىگىن﴾[2] ﴿وَلا تُصَعِّرْ خَدَّكَ لِلنَّاسِ وَلا تَمْشِ فِي الأَرْضِ مَرَحاً إِنَّ اللَّهَ لا يُحِبُّ كُلَّ مُخْتَالٍ فَخُورٍ﴾ ﴿ىشلەردىن مەنسىتمەسلىك بىلەن يۈز ئۆرۈمىگىن، زېمىندا غادىيىپ ماڭمىغىن، الله ھەقىقەتەن ھاكاۋۇر، ئۆزىنى چوڭ تۇتقۇچىلارنى دوست تۇتمايدۇ﴾[3].

﴿إِنَّ قَارُونَ كَانَ مِنْ قَوْمِ مُوسَى فَبَغَى عَلَيْهِمْ وَآتَيْنَاهُ مِنَ الْكُنُوزِ مَا إِنَّ مَفَاتِحَهُ لَتَنُوءُ بِالْعُصْبَةِ أُولِي الْقُوَّةِ إِذْ قَالَ لَهُ قَوْمُهُ لا تَفْرَحْ إِنَّ اللَّهَ لا يُحِبُّ الْفَرِحِينَ﴾ ﴿قارۇن ھەقىقەتەن مۇسانىڭ قەۋمىدىن ئىدى. قارۇن ئۇلارغا يوغانلىق قىلدى، قارۇنغا خەزىنىلەردىن شۇقەدەر كۆپ بەرگەن ئىدۇقكى، ئۇلارنىڭ ئاچقۇچلىرىنى (كۆتۈرۈش)كۈچلۈك بىر جامائەگىمۇ ھەقىقەتەن ئېغىرلىق قىلاتتى، ئەينى ۋاقىتتا قارۇنغا قەۋمى ئېيتتى: كۆرەڭلەپ كەتمە، الله ھەقىقەتەن كۆرەڭلەپ كەتكۈچىلەرنى دوست تۇتمايدۇ﴾[4] ﴿فَخَسَفْنَا بِهِ وَبِدَارِهِ الْأَرْضَ﴾ ﴿قارۇننى ئۇنىڭ ئۆيى بىلەن قوشۇپ يەرگە يۇتقۇزدۇق﴾[5].

612/1 ـ وعن عبدِ اللَّهِ بن مسعُودٍ رضيَ اللَّهُ عنه، عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا يَدْخُل الجَنَّةَ مَنْ كَانَ فِي قَلْبِهِ مِثْقَالُ ذَرَّةٍ مَنْ كِبرٍ» فقال رَجُلٌ: إِنَّ الرَّجُلَ يُحِبُّ أَنْ يَكُونَ ثَوْبُه حسناً، ونعلهُ حسنة؟ قال: «إِنَّ اللَّه جَمِيلٌ يُحِبُّ الجَمالَ الكِبْرُ بَطَرُ الحَقِّ وغَمْطُ النَّاسِ» رواه مسلم.

**612/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قەلبىدە زەررىچىلىك تەكەببۇرلۇقى بار ئادەم جەننەتكە كىرمەيدۇ» دېدى. بىر ئادەم: كىشى ھەقىقەتەن ئۆزىنىڭ كىيىمى ۋە ئايىغىنىڭ چىرايلىق بولۇشىنى ياخشى كۆرىدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله گۈزەلدۇر. گۈزەللىكنى ياقتۇرىدۇ. تەكەببۇرلۇق دېگەن ھەقنى ئىنكار قىلىش ۋە كىشىلەرنى تۆۋەن كۆرۈشتۇر» دېدى. [مۇسلىمدىن]

613/2 ـ وعنْ سلمةَ بنِ الأَكْوعِ رضي اللَّه عنه أَن رجُلاً أَكَل عِنْدَ رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بشِمالِهِ فقال: «كُلْ بِيَمِينِكَ» قالَ: لاَ أَسْتَطِيعُ، قال: «لا اسْتَطَعْتَ» مَا مَنَعَهُ إِلاَّ الكِبْرُ. قال: فما رَفَعها إِلى فِيهِ. رواه مسلم.

---

[1] سۈرە قەسەس 83 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ئىسرا 37 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.
[3] سۈرە لوقمان 18 ـ ئايەت.
[3] سۈرە قەسەس 81 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمىگىچە.
[4] سۈرە قەسەس 76 ـ ئايەت
[5] سۈرە قەسەس 81ـ ئايەت

613/2 ـ سەلەمە ئىبنى ئەكۋەئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا سول قولى بىلەن تاماق يېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «ئوڭ قولۇڭ بىلەن يېگىن» دېدى، ئۇ كىشى: ئوڭ قولۇمدا يېيەلمەيمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يېيەلمىگەيسەن» دېدى. ئۇ كىشىنى ئوڭ قول بىلەن يېيىشتىن پەقەت تەكەببۇرلۇقى توسقان ئىدى. كېيىنمۇ ئۇ كىشى ئوڭ قولىنى ئاغزى تەرەپكە كۆتۈرەلمىدى. [مۇسلىمدىن]

614/3 ـ وعن حَارِثَةَ بنِ وهْبٍ رضي اللَّه عنه قال: سَمِعْتُ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «ألاَ أُخْبِرُكُمْ بِأَهْلِ النَّارِ؟: كُلُّ عُتُلٍّ جَوَّاظٍ مُسْتَكْبِرٍ» متفقٌ عليه. وتقدَّم شرحُه في باب ضَعفَةِ المسلمينَ.

614/3 ـ ھارىس ئىبنى ۋەھىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «مەن سىلەرگە ئەھلى دوزاختىن خەۋەر بېرەيمۇ؟ ئۇلار: قوپال، بېخىل، تەكەببۇر كىشىلەردۇر». [بىرلىككەكەلگەن ھەدىس]

615/4 ـ وعن أبي سعيدٍ الخُدريِّ رضيَ اللَّهُ عنه، عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «احْتَجَّتِ الجَنَّةُ والنَّارُ، فقالت النَّارُ: فيَّ الجَبَّارُونَ والمُتَكَبِّرُونَ، وقالَتِ الجَنَّةُ: فيَّ ضُعَفاءُ النَّاسِ ومَسَاكِينُهُمْ. فَقَضَى اللَّه بيْنَهُمَا: إنَّكِ الجَنَّةُ رَحمَتي، أَرْحَمُ بِكِ مَنْ أَشَاءُ، وإِنَّكِ النَّارُ عذَابي، أُعَذِّبُ بِكِ مَنْ أَشَاءُ، ولِكِلَيْكُما عليَّ مِلْؤُها» رواهُ مسلم.

615/4 ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەت بىلەن دوزاخ مۇنازىرىلىشىپ دوزاخ: مەندە زۇلۇم قىلغۇچىلار ۋە تەكەببۇر كىشىلەر بار دېدى. جەننەت: مەندە كىشىلەرنىڭ ئاجىزلىرى ۋە مىسكىنلىرى بار دېدى. شۇنىڭ بىلەن اللە تائالا ئۇلارنىڭ ئارىسىدا مۇنداق ھۆكۈم چىقاردى: «جەننەت، سەن بولساڭ مېنىڭ رەھمىتىم، مەن سەن ئارقىلىق خالىغان كىشىلەرگە رەھىم قىلىمەن. دوزاخ، سەن بولساڭ مېنىڭ ئازابىم مەن سەن ئارقىلىق خالىغان كىشىنى ئازابلايمەن . ھەر ئىككىڭلارنى توشقۇزۇش مېنىڭ ئىشىمدۇر». [مۇسلىمدىن]

616/5 ـ وعن أبي هُريرة رضي اللَّه عنه أن رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا يَنْظُرُ اللَّه يَوْمَ القِيامةِ إلى مَنْ جَرَّ إِزارَه بَطَراً» متفقٌ عليه.

616/5 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اللە قىيامەت كۈنى تەكەببۇرلۇق قىلىپ ئىشتىنىنى سۆرەلگىدەك دەرىجىدە كېيىپ يۈرگەن كىشىگە قارىمايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

617/6 ـ وعنه قال: قالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ثَلاثَةٌ لاَ يُكَلِّمُهُمُ اللَّه يَوْمَ القِيامَةِ، وَلا يُزَكِّيهِمْ، وَلاَيَنْظُرُ إِلَيْهِمْ، وَلَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ: شَيْخٌ زانٍ، ومَلِكٌ كَذَّابٌ، وعائلٌ مُسْتَكْبِرٌ» رواهُ مسلم» العائِلُ: الفَقِير.

617/6 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۈچ تۈرلۈك كىشى بولۇپ، قىيامەت كۈنى اللە ئۇلارغا گەپ قىلمايدۇ، قارىمايدۇ، گۇناھلىرىدىن پاكلىمايدۇ، ئۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ. ئۇلارنىڭ بىرى قېرىغىنىنى تونۇمايدىغان پاھىشۋاز، يەنە بىرى كاززاپ پادىشاھ ۋە يەنە بىرى ھاكاۋۇر كەمبەغەلدۇر». [مۇسلىمدىن]

618/7 ـ وعنه قال: قال رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «قال اللّه عزَّ وجلَّ: العِزُّ إِزاري، والكِبْرياءُ رِدَائِي، فَمَنْ يُنَازِعُني في واحدٍ منهُما فقدْ عذَّبْتُه» رواه مسلم.

**618/7** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله مۇنداق دەيدۇ: ”ئۇلۇغلۇق مېنىڭ ئىشتىنىمدۇر، چوڭچىلىق مېنىڭ تونۇمدۇر، كىم ئۇلارنى مەندىن تالاشسا، مەن ئۇنى ئازابلايمەن“». [مۇسلىمدىن]

619/8 ـ وعنْه أَنَّ رسولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «بيْنَمَا رَجُلٌ يَمْشِي في حُلَّةٍ تُعْجِبُه نفْسُه، مرَجِّلٌ رأسَه، يَخْتَالُ في مَشْيَتِهِ، إِذْ خَسَفَ اللّهُ بِهِ، فهو يَتَجَلْجَلُ في الأَرْضِ إلى يوْمِ القِيامةِ» متفقٌ عليه.

**619/8** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر كىشى زىبۇ ـ زىننەتلىرىنى تاقاپ پوزۇر كىيىنىپ، چاچلىرىنى تاراپ، ئۆز ـ ئۆزىدىن مەغرۇرلىنىپ غادىيىپ كېتىۋاتقىنىدا الله ئۇنى يەرگە يۇتقۇزۇۋەتتى، ئۇ قىيامەت كۈنىگىچە يەرگە چۆكۈپ بارىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

620/9 ـ وعن سَلَمَة بنِ الأكْوعِ رضيَ اللّه عنه قال: قال رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يزَالُ الرَّجُلُ يَذْهَبُ بِنفْسِهِ حَتَّى يُكْتَبَ في الجَبَّارينَ، فَيُصِيبُهُ ما أَصابَهمْ» رواهُ الترمذي وقال: حديث حسن.

**620/9** ـ سەلەمە ئىبنى ئەكۋەئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەمىشە مەنمەنچىلىك قىلغان ئادەم، زالىملار قاتارىدىن سانىلىپ، زالىملارغا بېرىلگەن جازا ئۇنىڭغىمۇ بېرىلىدۇ». [تىرمىزىدىن]

## 73 ـ باب

## گۈزەل ئەخلاق توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَإِنَّكَ لَعَلَى خُلُقٍ عَظِيمٍ﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد)سەن ھەقىقەتەن بۈيۈك ئەخلاققا ئىگىسەن﴾[1] ﴿وَالْكَاظِمِينَ الْغَيْظَ وَالْعَافِينَ عَنِ النَّاسِ﴾ ﴿(ئۆچ ئېلىشقا قادىر تۇرۇقلۇق) ئاچچىقىنى يۇتىدىغانلار، (يامانلىق قىلغان ياكى بوزەك قىلغان) كىشىلەرنى كەچۈرىدىغانلار﴾[2].

**621/1** ـ وعن أَنسٍ رضيَ اللّه عنه قال: كانَ رَسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَحْسنَ النَّاسِ خُلقاً. متفقٌ عليه.

**621/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەر ئارىسىدىكى ئەخلاقى ئەڭ گۈزەل كىشى ئىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

622/2 ـ وعنه قال: مَا مَسِسْتُ ديباجاً ولاَ حَرِيراً أَلْيَنَ مِنْ كَفِّ رسُولِ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وَلاَ شَمَمْتُ رائحَةً قَطُّ أَطْيَبَ مِن رَسُولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وَلَقَدْ خَدَمْتُ رَسُولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم

[1] سۈرە قەلەم 4 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ئال ئىمران 134 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى

عشْرَ سِنِينَ، فَما قالَ لي قَطُّ: أُفٍّ، وَلا قالَ لِشَيْءٍ فَعلْتُهُ: لِمَ فَعَلْتَهُ؟ ولا لشيءٍ لَمْ افعَلْهُ: ألاَ فَعَلْتَ كَذا؟ متفقٌ عليه.

**622/2** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالقىنىدىنمۇ يۇمشاقراق تاۋار ياكى يىپەكمۇ تۇتۇپ باقمىدىم. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بويىدىنمۇ خۇشبۇيراق نەرسىنى پۇراپ باقمىدىم. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئون يىل خىزمەت قىلدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا ھەرگىزمۇ بىرەر ئىش توغرىلىق سۆزلەپ، قىلغان ئىشىمنى نېمە ئۈچۈن قىلدىڭ؟ قىلمىغان ئىشىمنى نېمە ئۈچۈن قىلمىدىڭ؟ مۇنداق قىلساڭ بولمامدۇ؟ دەپ باقمىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**623/3** ـ وعن الصَّعبِ بنِ جَثَّامَةَ رضيَ اللَّهُ عنه قال: أَهْدَيْتُ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حِمَاراً وَحْشِياً، فَرَدَّهُ عليَّ، فلمّا رأى مَا في وَجْهي قالَ: «إنَّا لَمْ نَرُدَّهُ عَلَيْكَ إلاَّ أنَّا حُرُمٌ» متفقٌ عليه.

**623/3** ـ سەئىب ئىبنى جەسامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر ياۋا ئېشەك ھەدىيە قىلسام، ئۇنى ماڭا قايتۇرۇپ بەردى. ئۇ يۈزۈمدىكى ئۆزگىرىش ئالامىتىنى كۆرۈپ: «بىز ئېھرامدا بولغاچ ساڭا قايتۇرۇپ بەردۇق» دەپ چۈشەندۈردى. (بىرلىككە كەلگەن ھەدىس)

**624/4** ـ وعن النَّوَّاسِ بنِ سمعانَ رضي اللَّه عنه قال: سأَلتُ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عنِ البِرِّ والإثم فقالَ: «البِرُّ حُسنُ الخُلُقِ، والإِثمُ: ما حاكَ في نَفْسِكَ، وكَرِهْتَ أَنْ يَطَّلعَ عَلَيْهِ النَّاسُ» رواهُ مسلم.

**624/4** ـ نەۋۋاس ئىبنى سەمئان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ياخشىلىق ۋە گۇناھ توغرىسىدا سورىدىم، ئۇ: «ياخشىلىق دېگەن گۈزەل ئەخلاقتۇر، گۇناھ دېگەن كۆڭلۈڭدە شەكلەنگەن ۋە باشقىلارنىڭ بىلىپ قېلىشىنى خالىمىغان ئىشتۇر» دېدى. [مۇسلىمدىن]

**625/5** ـ وعن عبد اللَّهِ بن عمرو بن العاص رضي اللَّه عنهما قال: لم يكن رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَاحِشاً ولا مُتَفَحِّشاً. وكانَ يَقُولُ: «إنَّ مِن خِيارِكُم أَحْسَنَكُم أَخْلاقاً» متفقٌ عليه.

**625/5** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەقسەتلىك ياكى مەقسەتسىز ھالدا سەت گەپ قىلىپ سالىدىغان زات ئەمەس ئىدى. ئۇ: «سىلەرنىڭ ياخشىڭلار ئەخلاقى گۈزەل بولغىنىڭلاردۇر» دەيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**626/6** ـ وعن أبي الدرداءِ رضي اللَّه عنه: أن النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «ما من شَيءٍ أَثْقَلُ في مِيزَانِ المُؤمِنِ يَومَ القِيامة من حُسْنِ الخُلُقِ. وإنَّ اللَّه يُبغِضُ الفَاحِشَ البَذِيَّ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

**626/6** ـ ئەبۇدەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى مۆمىننىڭ تارازىسىدا گۈزەل ئەخلاقتىنمۇ ئېغىر

توختايدىغان نەرسە يوق، الله سەت كۆرۈپ قىلىدىغان، بىھايا ئادەمگە قاتتىق غەزەپ قىلىدۇ». [تىرمىزىدىن]

627/7 ـ وعن أبي هُريرة رضيَ اللَّه عنه قال: سُئِلَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَنْ أكثرِ مَا يُدْخلُ النَّاس الجَنَّةَ؟ قال: «تَقْوى اللَّهِ وَحُسنُ الخُلُق وَسُئِلَ عن أكثرِ مَا يُدْخِلُ النَّاسَ النَّارَ فَقَالَ: «الفَمُ وَالفَرْجُ». رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

627/7 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: كىشىلەرنىڭ جەننەتكە كىرىشىگە ئەڭ كۆپ سەۋەپ بولىدىغان نەرسە نېمە؟ دەپ سورالغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله دىن قورقۇش ۋە گۈزەل ئەخلاق» دېگەن ئىدى. يەنە: كىشىلەرنىڭ دوزاخقا كىرىشىگە ئەڭ كۆپ سەۋەپ بولىدىغان نەرسە نېمە؟ دەپ سورالغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئېغىز ۋە ئەۋرەت» دېگەن ئىدى. [تىرمىزىدىن]

628/8 ـ وعنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أكْمَلُ المُؤمِنِينَ إيمَاناً أحسَنُهُم خُلُقاً، وخيارُكُم خِيَارُكُمْ لِنِسَائِهِمْ». رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

628/8 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۆمىنلەرنىڭ ئىمانى كامىل بولغىنى، ئۇلارنىڭ ئەخلاقى گۈزەل بولغىنىدۇر. سىلەرنىڭ ياخشىلىرىڭلار ئاياللىرىڭلارغا ياخشى مۇئامىلىدە بولغىنىڭلاردۇر». [تىرمىزىدىن]

629/9 ـ وعن عائشةَ رضيَ اللَّه عنها، قالت سمعت رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «إنَّ الْمُؤْمِنَ لَيُدْرِكُ بِحُسنِ خُلُقِه درَجَةَ الصائمِ القَائم» رواه أبو داود.

629/9 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، مۆمىن ئۆزىنىڭ گۈزەل ئەخلاقى بىلەن كۈندۈزى روزا تۇتۇپ،كېچىسى ئىبادەت قىلغۇچىنىڭ دەرىجىسىگە يېتەلەيدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

630/10 ـ وعن أبي أُمَامَة الباهِلِيِّ رضي اللَّه عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أنا زَعِيمٌ بِبَيتٍ في رَبَضِ الجَنَّةِ لِمَنْ تَرَكَ المِراءَ. وَإنْ كَانَ مُحِقّاً، وَببيتٍ في وَسَطِ الجَنَّةِ لِمَنْ تَرَكَ الكَذِبَ، وإن كَانَ مازِحاً، وَببيتٍ في أعلى الجَنَّةِ لِمَن حَسُنَ خُلُقُهُ» حديث صحيح، رواه أبو داود بإسناد صحيح.

630/10 ـ ئەبۇئۇمامە باھىلىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «گەرچە ھەق ئۆزىدە بولسىمۇ جېدەللىشىشنى تەرك ئەتكەن كىشىگە جەننەتنىڭ يېنىدىن بىر ئۆي بېرىدىغانلىقى بىلەن كېپىللىك بېرىمەن. چاقچاقتىن بولسىمۇ يالغاننى ئېيتمىغان كىشىگە جەننەتنىڭ ئوتتۇرىسىدىن بىر ئۆي بېرىدىغانلىقى بىلەن كېپىللىك بېرىمەن. گۈزەل ئەخلاقلىق كىشىگە جەننەتنىڭ ئەڭ ئۈستۈن جايىدىن بىر ئۆي بىلەن كېپىللىك بېرىمەن». [ئەبۇداۋۇدتىن]

631/11 ـ وعن جابر رضي اللّه عنه أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إن مِنْ أَحَبِّكُم إِليَّ، وَأَقْرَبِكُمْ مِنِّي مَجلساً يَومَ القِيَامَةِ، أَحَاسِنَكُم أخلاقاً. وإِنَّ أَبْغَضَكُم إِليَّ وَأَبْعَدكُم مِنِّي يومَ الْقِيامةِ، الثَّرْثَارُونَ والمُتَشَدِّقُونَ وَالمُتَفَيْهِقُونَ» قالوا: يا رسول اللّه قَدْ عَلِمْنَا الثَّرْثَارُونَ وَالمُتَشَدِّقُونَ، فَمَا المُتَفيْهِقُونَ؟ قال: «المُتَكَبِّرُونَ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن.

وروى الترمذي عن عبد اللّه بن المباركِ رحِمه اللّه في تَفْسِير حُسْنِ الخُلُقِ قال: هُوَ طَلاقَةُ الوجه. وبذلُ المَعرُوف، وكَفُّ الأَذَى.

631/11 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەتتە ماڭا ئەڭ سۆيۈملۈك ۋە ئورۇن جەھەتتە ئەڭ يېقىن بولىدىغىنىڭلار ئەخلاقى ئەڭ ياخشى بولغىنىڭلاردۇر. قىيامەتتە ئەڭ غەزىپىمنى قوزغايدىغان ۋە مەندىن ئەڭ يىراق بولىدىغىنىڭلار، تۇترۇقسىز، تولا سۆزلەيدىغان، ئۆزىنىڭ سۆزىدە ئۇستا ئىكەنلىكىنى نامايەندە قىلىش ئۈچۈن سۆزىگە ماسلاشتۇرۇپ ئېغىزلىرىنى پۇرۇشتۇرۇپ قىلىۋاتقان چىرايىغا ھەر خىل تۈس بەرگۈچى ۋە باشقىلارنى ئۆزىدىن تۆۋەن كۆرگۈچىلەردۇر». [تىرمىزىدىن]

ئابدۇللاھ ئىبنى مۇبارەك مۇنداق دېگەن: گۈزەل ئەخلاق دېگەن ئوچۇق ـ يورۇق بولۇش، ياخشىلىقنى ئايىماسلىق، باشقىلارغا ئەزىيەت يەتكۈزمەسلىكتۇر.

## 74 ـ باب

## مېھرىبانلىق، تەمكىنلىك، مۇلايىملىق توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَالْكَاظِمِينَ الْغَيْظَ وَالْعَافِينَ عَنِ النَّاسِ وَاللَّهُ يُحِبُّ الْمُحْسِنِينَ﴾ ﴿(ئۆچ ئېلىشقا قادىر تۇرۇقلۇق) ئاچچىقنى يۇتىدىغانلار،(يامانلىق قىلغان ياكى بوزەك قىلغان) كىشىلەرنى كەچۈرىدىغانلاردۇر. الله ياخشىلىق قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ﴾[1] ﴿خُذِ الْعَفْوَ وَأْمُرْ بِالْعُرْفِ وَأَعْرِضْ عَنِ الْجَاهِلِينَ﴾ ﴿ئەپۇنى دوست تۇتقىن، ياخشىلىققا بۇيرىغىن، نادانلار بىلەن تەڭ بولمىغىن﴾[2].

﴿وَلا تَسْتَوِي الْحَسَنَةُ وَلا السَّيِّئَةُ ادْفَعْ بِالَّتِي هِيَ أَحْسَنُ فَإِذَا الَّذِي بَيْنَكَ وَبَيْنَهُ عَدَاوَةٌ كَأَنَّهُ وَلِيٌّ حَمِيمٌ وَمَا يُلَقَّاهَا إِلاَّ الَّذِينَ صَبَرُوا وَمَا يُلَقَّاهَا إِلاَّ ذُو حَظٍّ عَظِيمٍ﴾ ﴿ياخشى ئىش بىلەن يامان ئىش باراۋەر بولمايدۇ، ياخشى خىسلەت ئارقىلىق (يامان خىسلەتكە) تاقابىل تۇرغىن، (شۇنداق قىلساڭ) سەن بىلەن ئۆزىنىڭ ئارىسىدا ئاداۋەت بار ئادەم گويا سىرداش دوستۇڭدەك بولۇپ قالىدۇ. بۇ خىسلەتكە پەقەت سەۋرچان ئادەملەرلا ئېرىشەلەيدۇ، بۇ خىسلەتكە پەقەت بۈيۈك نېسىۋە ئىگىسىلا ئېرىشەلەيدۇ﴾[3] ﴿وَلَمَنْ صَبَرَ وَغَفَرَ إِنَّ ذَلِكَ لَمِنْ عَزْمِ الأُمُورِ﴾

[1] سۈرە ئال ئىمران 134 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.
[2] سۈرە ئەئراف 199 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.
[3] سۈرە فۇسسىلەت 34 ـ 35 ئايەتلەر.

﴿كىمكى (ئەزىيەتكە) سەۋر قىلسا، (اللہ نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن) ئىنتىقام ئالمىسا، بۇ ئەلۋەتتە مەرغۇپ ئىشلاردىندۇر﴾[1].

632/1 ـ وعن ابنِ عَبَّاسٍ رَضيَ اللَّهُ عَنْهُما قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لأشَجِّ عبْدِ الْقَيْسِ: «إِنَّ فيك خَصْلَتَيْنِ يُحِبُّهُمَا اللَّهُ: الحِلْمُ وَالأَنَاة» رَواهُ مُسلم.

632/1 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەشەج ئابدۇل قەيسكە مۇنداق دېگەن: «سەندە ھەقىقەتەن مېھرىبانلىق ۋە تەمكىنلىكتىن ئىبارەت اللہ ياخشى كۆرىدىغان ئىككى خىسلەت بار». [مۇسلىمدىن]

633/2 ـ وعن عائشة رضي اللَّه عنها قالت: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ اللَّه رفيقٌ يُحِبُّ الرِّفْقَ في الأَمْرِ كُلِّه» متفقٌ عليه.

633/2 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇلايىملىق اللہ نىڭ سۈپەتلىرىدىن بولۇپ، ھەرقانداق ئىشتا مۇلايىم بولغان كىشىنى اللہ ياخشى كۆرىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

634/3 ـ وعنها أن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِنَّ اللَّهَ رَفِيقٌ يُحِبُّ الرِّفقَ، وَيُعْطِي على الرِّفق مالا يُعطِي عَلى العُنفِ وَما لا يُعْطِي عَلى ما سِوَاهُ» رواه مسلم.

634/3 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇلايىملىق اللہ نىڭ سۈپىتىدىن بولۇپ، اللہ مۇلايىملىقنى ياخشى كۆرىدۇ. اللہ مۇلايىم بولغۇچىلارغا بېرىدىغىنىنى، قوپال ۋە باشقا ناچار خۇلق ئىگىلىرىگە بەرمەيدۇ». [مۇسلىمدىن]

635/4 ـ وعنها أن النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِنَّ الرِّفقَ لا يَكُونُ في شيءٍ إِلاَّ زَانَهُ، وَلا يُنْزَعُ مِنْ شَيءٍ إِلاَّ شَانَهُ» رواه مسلم.

635/4 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇلايىملىق قانداق بىر نەرسىدە بولسا ئۇنى گۈزەللەشتۈرىدۇ، قانداق بىر نەرسىدە بولمايدىكەن ئۇنى سەتلەشتۈرىدۇ». [مۇسلىمدىن]

636/5 ـ وعن أبي هريرة رضي اللَّه عنه قال: بَال أَعْرَابيٌّ في المسجد، فَقَامَ النَّاسُ إِلَيْه لِيَقَعُوا فِيهِ، فقال النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «دَعُوهُ وَأَرِيقُوا عَلَى بَوْلِهِ سَجْلاً مِنْ مَاءٍ، أَوْ ذَنُوباً مِن مَاءٍ، فَإِنَّما بُعِثْتُم مُيَسِّرِينَ ولَمْ تُبْعَثُوا مُعَسِّرِينَ» رواه البخاري.

636/5 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، بىر ئەئرابى مەسجىتكە سىيىپ قويۇدى كىشىلەر دەرھال ئورنىدىن تۇرۇپ ئۇنىڭغا يوپۇرۇلۇپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنىڭغا چېقىلماڭلار، سىيدۈكىنىڭ ئۈستىگە بىر چېلەك سۇ قۇيىۋېتىڭلار، سىلەر ھەقىقەتەن كىشىلەرگە مۇشەققەت تۇغدۇرغۇچى ئەمەس، ئاسانلىق تۇغدۇرغۇچى بولۇپ ئەۋەتىلدىڭلار» دېدى. [بۇخارىدىن]

[1] سۈرە شۇرا 43 ـ ئايەت.

637/6 ـ وعن أنس رضي اللّه عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «يسِّرُوا وَلا تُعَسِّروا. وَبَشِّرُوا وَلا تُنَفِّرُوا» متفقٌ عليه.

637/6 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەرگە ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىڭلار، قىيىنلاشتۇرماڭلار، خوش ـ خەۋەرلەرنى دەپ بېرىپ ئۈزەڭلارغا كىشىلەرنى جەلىپ قىلىڭلار، ئۈزەڭلاردىن كىشىلەرنى قاچۇرۇۋەتمەڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

638/7 ـ وعن جرير بن عبد اللّه رضي اللّه عنه قال: سمعتُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «مَنْ يُحْرَمِ الرِّفْقَ يُحْرمِ الخَيْرَ كُلَّهُ» رواه مسلم.

638/7 ـ جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «مۇلايىملىقتىن مەھرۇم قالغان كىشى، بارلىق ياخشىلىقلاردىن مەھرۇم قالىدۇ». [مۇسلىمدىن]

639/8 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه أنَّ رَجُلاً قال للنَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: أوْصِنِي قال: «لا تَغْضَبْ» فَرَدَّدَ مِرَاراً، قال: «لا تَغْضَبْ» رواه البخاري.

639/8 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىركىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ماڭا نەسىھەت قىلىپ قويغىن ـ دېۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «غەزەپلەنمە» دېدى. ئۇ كىشى قايتا ـ قايتا شۇنداق دېۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامۇ: «غەزەپلەنمە» دېگەن سۆزنى قايتىلاپ دېدى. [بۇخارىدىن]

640/9 ـ وعن أبي يعلَى شدَّاد بن أوسٍ رضي اللّه عنه، عن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إنَّ اللّه كَتَبَ الإحسَان على كُلِّ شَيءٍ، فإذا قَتلتُم فَأَحسِنُوا القِتْلَةَ وَإذَا ذَبَحْتُم فَأَحْسِنُوا الذِّبْحة وليُحِدَّ أحَدُكُم شَفْرتَه وَليُرِحْ ذَبيحَتَهُ» رواه مسلم.

640/9 ـ ئەبۇيەئلا شەدداد ئىبنى ئەۋس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله ھەقىقەتەن بارلىق ئىشلارنى ياخشى ئۇسۇلدا قىلىشنى بەلگىلىدى، قاچانكى جانلىقلارنى ئۆلتۈرسەڭلار، ئۇنى ياخشى رەۋىشتە ئۆلتۈرۈڭلار، قاچانكى مال بوغۇزلىساڭلار، پىچىقىڭلارنى ئۆتكۈر قىلىپ، ئۇنىڭغا ئارام ـ بەخش ئەتكەن ئاساستا، بەك قىينىمۇەتمەي ئۆلتۈرۈڭلار». [مۇسلىمدىن]

641/10 ـ وعن عائشة رضي اللّه عنها قالت: مَا خُيِّر رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بَيْنَ أمْرينِ قَطُّ إلاَّ أَخذَ أَيْسَرَهُمَا، مَا لَم يَكُن إثْماً، فإنْ كانَ إثْماً كَانَ أبعد النَّاسِ مِنْهُ. ومَا انتَقَمَ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لِنَفْسِهِ في شَيءٍ قَطُّ، إلاَّ أن تُنتَهكَ حُرْمَةُ اللّهِ، فَينتَقِم للّهِ تعالى. متفقٌ عليه.

641/10 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىختىيارىغا ئىككى ئىشنىڭ بىرىنى تاللاش بېرىلسە، ئەگەر گۇناھ بولمىسىلا ئاسانراقىنى تاللايتتى. ئەگەر گۇناھ بولىدىغان بولسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرنىڭ ئىچىدە گۇناھدىن ئەڭ يىراق

تۆرىدىغىنى ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەرگىزمۇ بىرەر ئىشتا ئۆزى ئۈچۈن ئىنتىقام ئالمايتتى. پەقەت الله نىڭ ھۆرمىتى ھاقارەتلەنگەندە الله ئۈچۈن ئىنتىقام ئالاتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

642/11 ـ وعن ابن مسعود رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ألا أَخْبِرُكُمْ بِمَنْ يَحْرُمُ عَلى النَّارِ أَوْ بِمَنْ تَحْرُمُ عَلَيْهِ النَّارُ؟ تَحْرُمُ على كُلِّ قَرِيبٍ هَيِّنٍ لَيِّنٍ سَهْلٍ».

رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

642/11 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرگە دوزاخنىڭ قانداق ئادەمگە ھارام بولىدىغانلىقىنى سىلەرگە ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ ئۇ بولسىمۇ قېرىندىشىنىڭ بېشىغا كۈن چۈشسە ئۇنىڭغا يېقىن تۇرۇپ بولۇپ، قولايلىق يارىتىدىغان كىشىدۇر» دېدى. [تىرمىزىدىن]

## 75 ـ باب

## كەچۈرۈمچان بولۇش ۋە نادانلار بىلەن تەڭ بولماسلىق توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿خُذِ الْعَفْوَ وَأْمُرْ بِالْعُرْفِ وَأَعْرِضْ عَنِ الْجَاهِلِينَ﴾ ﴿ئەپۇنى دوست تۇتقىن، ياخشىلىققا (يەنى ياخشى سۆز قىلىشقا،ياخشى ئىش قىلىشقا) بۇيرۇغىن، نادانلار بىلەن تەڭ بولمىغىن (يەنى نادانلارنىڭ قىلغىنىنى قىلماي، ئۇلارغا مۇلايىم بولغىن)﴾[1] ﴿فَاصْفَحِ الصَّفْحَ الْجَمِيلَ﴾ ﴿چىرايلىق مۇئامىلىدە بولغىن﴾[2] ﴿وَلْيَعْفُوا وَلْيَصْفَحُوا أَلا تُحِبُّونَ أَنْ يَغْفِرَ اللَّهُ لَكُمْ﴾ ﴿(ئۇلارنىڭ گۇناھىنى) ئەپۇ قىلسۇن، كەچۈرسۇن، الله نىڭ سىلەرگە مەغپىرەت قىلىشىنى ياقتۇرمام سىلەر؟﴾[3] ﴿وَالْعَافِينَ عَنِ النَّاسِ وَاللَّهُ يُحِبُّ الْمُحْسِنِينَ﴾ ﴿(يامانلىق قىلغان ياكى بوزەك قىلغان) كىشىلەرنى كەچۈرىدىغانلاردۇر. الله ياخشىلىق قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ﴾[4].

﴿وَلَمَنْ صَبَرَ وَغَفَرَ إِنَّ ذَلِكَ لَمِنْ عَزْمِ الأُمُورِ﴾ ﴿كىمكى (ئەزىيەتكە) سەۋر قىلسا، (الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن) ئىنتىقام ئالمىسا، بۇ ئەلۋەتتە مەرغۇب ئىشلاردىندۇر﴾[5].

643/1 ـ وعن عائشة رضي اللّه عنها أنها قالت للنبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: هل أتى عَلَيْكَ يَوْمٌ كَانَ أشدَّ مِنْ يوم أُحُدٍ؟ قال: «لَقَدْ لَقِيتُ مِنْ قَومِكِ، وكَان أشدُّ ما لَقِيتُ مِنْهُمْ يومَ العقَبَةِ، إِذْ عرَضتُ نَفسِي على ابْنِ عَبْدِ يَالِيلَ ابنِ عبْدِ كُلال، فلَمْ يُجبنِي إلى ما أَردْتُ، فَانْطَلَقْتُ وَأَنَا مَهْمُومٌ على وَجْهِي، فَلَمْ أَسْتَفِقْ إِلاَّ وَأَنَا بقرنِ الثَّعالِبِ، فرَفَعْتُ رأْسِي، فَإِذا أَنَا بِسحابَةٍ قَد أَظلَّتني، فنَظَرتُ فَإِذا فِيها جبريلُ عليه السلام، فنَادَاني فقال: إِنَّ اللَّه تعالى قَد سَمِعَ قَولَ قومِك لَكَ، وَما رَدُّوا عَلَيكَ، وَقد بعثَ إِلَيك ملَكَ الجبال لِتأْمُرهُ بِما شِئْتَ فِيهم فَنَادَاني ملَكُ الجِبَالِ، فَسلَّمَ عَليَّ ثُمَّ قال: يا مُحَمَّدُ إِنَّ اللَّه قَد سمِعَ قَولَ قَومِكَ لَكَ، وأَنَا مَلَكُ الجبالِ، وقَدْ بَعَثَني

[1] سۈرە ئەئراف 199 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ھىجر 85 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[3] سۈرە نۇر 22 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە ئال ئىمران 134 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] سۈرە شۇرا 43 ـ ئايەت.

رَبِّي إِلَيْكَ لِتَأْمُرَنِي بِأَمْرِكَ، فَمَا شِئْتَ: إِنْ شِئْتَ: أَطْبَقْتُ عَلَيهِمُ الأَخْشَبَيْن» فقال النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «بلْ أَرْجُو أَنْ يُخْرِجَ اللَّه مِنْ أَصْلابِهِم منْ يعْبُدُ اللَّه وَحْدَهُ لا يُشْرِكُ بِهِ شَيْئاً» متفقٌ عليه.

643/1 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ساڭا ئوھۇد كۈنىدىنمۇ ئېغىراق كۈن كەلگەنمۇ؟ دېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىزنىڭ قەۋمىڭىزدىن خېلى نۇرغۇن كۆلپەتلەرگە يولۇققانمەن. مەن ئۇلاردىن يولۇققان ئەڭ ئېغىر كۆلپەت ئەقەبە كۈنىدىكى كۆلپەتتۇر. ئۇ كۈنى مەن ئەبدى ياللىنىڭ ئوغلىنى ئىسلامغا دەۋەت قىلدىم. ئۇ مېنىڭ دەۋىتىمگە ئاۋاز قوشمىدى. شۇنىڭ بىلەن غەمكىن ھالەتتە خاموش بولۇپ مېڭىۋېرىپ «قەرنى سەئالىب» دېگەن جايغا كېلىپ قالغانلىقىمنى سەزمەي قاپتىمەن، بېشىمنى كۆتۈرۈپ قارىسام، ماڭا بىر بۇلۇت سايە تاشلاپ تۇرۇپتۇ. قارىسام ئۇنىڭدا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بار ئىكەن. ئۇ مېنى چاقىرىپ: الله ھەققەتەن قەۋمىڭنىڭ ساڭا قىلغان سۆزلىرىنى ۋە رەددىيەلىرىنى ئاڭلاپ تاغقا مۇئەككەل پەرىشتىنى قەۋمىڭ ھەققىدە خالىغان ئىشقا بۇيرۇشۇڭ ئۈچۈن ئەۋەتتى، دېدى. ئاندىن ئۇ پەرىشتە مېنى چاقىرىپ سالام قىلدى. ۋە: ئى مۇھەممەد! الله سېنىڭ قەۋملىرىڭنىڭ ساڭا قىلغان سۆزلىرىنى ئاڭلىدى، مەن بولسام تاغقا مۇئەككەل پەرىشتە، رەببىم مېنى خالىغان ئىشىڭغا بۇيرۇشۇڭ ئۈچۈن، سېنىڭ خىزمىتىڭگە ئەۋەتتى، ئەگەر سەن خالىساڭ ئۇلارنىڭ ئۈستىگە مەككىنى قورشاپ تۇرغان بۇ ئىككى تاغنى دۈم كۆمتۈرۈۋېتەي، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق، بەلكىم الله ئۇلارنىڭ ئەۋلادىدىن الله نى بىر دەپ بىلىدىغان الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك قىلماي ئىبادەت قىلىدىغان كىشىلەرنى چىقىرىپ بېرىشىنى ئۈمىد قىلىمەن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

644/2 ـ وعنها قالت: ما ضرَبَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم شَيْئاً قَطُّ بِيَدِهِ، ولا امْرأَةً ولا خادِماً، إِلاَّ أَنْ يُجَاهِدَ في سَبِيلِ اللَّهِ، وما نِيل منْهُ شيء قَطُّ فَيَنْتَقِم مِنْ صاحِبِهِ إِلاَّ أَنْ يُنْتَهَكَ شَيء مِن مَحَارِمِ اللَّهِ تعالى: فَيَنْتَقِمَ للَّهِ تعالى. رواه مسلم.

644/2 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆز قولى بىلەن ھېچ نەرسىنى ئۇرۇپ باققان ئەمەس. ئاياللىنىمۇ، خىزمەتچىسىنىمۇ ئۇرۇپ باقمىغان. پەقەت الله يولىدا جىھاد قىلغاندىلا دۈشمەننى ئۇرغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھېچكىمدىن ئۆزىگە يەتكەن ئازار ئۈچۈن ئىنتىقام ئالمىغان، پەقەت الله ھارام قىلغان نەرسىلەرنىڭ ھاراملىقى ئېتىۋارغا ئېلىنمىسا ئاندىن الله ئۈچۈن ئىنتىقام ئالاتتى. [مۇسلىمدىن]

645/3 ـ وعن أَنس رضي اللَّه عنه قال: كُنتُ أَمْشِي مَعَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وعليه بُرد نَجْرَانيٌّ غلِيظُ الحَاشِيةِ، فأَدركَهُ أَعْرَابِيٌّ، فَجبذهُ بِرِدَائِهِ جَبْذَة شَديدَةً، فَنظرتُ إِلى صفحة عاتِقِ النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وقَد أَثَّرَت بِها حَاشِيةُ الرِّداءِ مِنْ شِدَّةِ جَبذَتِهِ، ثُمَّ قال: يَا مُحَمَّدُ مُرْ لي مِن مالِ اللَّهِ الذي عِندَكَ. فالتَفَتَ إِلَيْه، فضحِكَ، ثُمَّ أَمر لَهُ بعطَاءٍ. متفقٌ عليه.

645/3 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن كېتىۋاتاتتىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈستىدە نەجراندىن كەلتۈرۈلگەن پەۋازلىرى يىرىك تون بار ئىدى. بىر ئەئرابى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كەينىدىن كېلىپ ئۇ توندىن تۇتۇپ قاتتىق تارتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بوينىغا قاراپ باقسام تون پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالامنىڭ بويىنغا ئىز چىقىرىۋېتىپتۇ. ئۇ ئەئرابى: ئى مۇھەممەد! قولۇڭدىكى اﷲ نىڭ ماللىرىدىن ماڭا بۇيرۇپ بەرگىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا قاراپ كۈلۈمسىرەپ قويدى، ئاندىن ئۇنىڭغا بىر نەرسە بېرىشكە بۇيرىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

646/4 ـ وعن ابن مسعود رضي اللَّه عنه قال: كأَنِّي أَنظُرُ إلى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يحْكِي نَبِيّاً مِن الأَنبياءِ، صلوَاتُ اللَّهِ وَسلامُه عَلَيهم، ضَرَبَهُ قومُهُ فَأَدموهُ، وَهُوَ يَمسَحُ الدَّمَ عَنْ وَجهِهِ، ويقول: «اللَّهُمَّ اغفِرِ لِقَومي فَإِنَّهُم لا يَعْلَمُونَ» متفقٌ عليه.

646/4 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەردىن بىر پەيغەمبەرنىڭ ھېكايىسىنى سۆزلەپ بەرگەنلىكى ھېلىمۇ ئېنىق ئېسىمدە: ئۇ پەيغەمبەرنى قەۋمى ئۇرۇپ يۈزلىرىنى قانىتىۋەتكەن ئىدى. ئۇ يۈزىدىكى قاننى سۈرتۈپ تۇرۇپ: «ئى اﷲ! قەۋمىمنى كەچۈرگىن، چۈنكى ئۇلار بىلمەيدۇ» دېگەن ئىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

647/5 ـ وعن أبي هريرة رضي اللَّه عنه أن رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لَيس الشَّديدُ بِالصُّرعَةِ، إِنَّما الشديدُ الذي يَملِكُ نفسهُ عِند الغضبِ» متفقٌ عليه.

647/5 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «باتۇرلۇق چېلىشىش بىلەن ئەمەس، پەقەت غەزەپ كەلگەن چاغدا ئۆزىنى تۇتۇۋېلىش بىلەن بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 76 ـ باب

## اﷲ يولىدىكى ئەزىيەتكە چىداملىق بولۇش كۆتۈرۈۋېتىش توغرىسىدا

اﷲ تائالا مۇنداق دېيدۇ: ﴿وَالْعَافِينَ عَنِ النَّاسِ وَاللَّهُ يُحِبُّ الْمُحْسِنِينَ﴾ ﴿(يامانلىق قىلغان ياكى بوزەك قىلغان) كىشىلەرنى كەچۈرىدىغانلاردۇر. اﷲ ياخشىلىق قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ﴾[1] ﴿وَلَمَنْ صَبَرَ وَغَفَرَ إِنَّ ذَلِكَ لَمِنْ عَزْمِ الأُمُورِ﴾ ﴿كىمكى (ئەزىيەتكە) سەۋر قىلسا، (اﷲ نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن) ئىنتىقام ئالمىسا، بۇ ئەلۋەتتە مەرغۇب ئىشلاردىندۇر﴾[2].

648/1 ـ وعن أبي هريرة رضي اللَّه عنه أن رجلاً قال: يا رسول اللَّه إِنَّ لي قَرَابَةً أَصِلُهم وَيَقطَعوني، وَأُحسِنُ إِليهِم ويُسِيئُونَ إليَّ، وأَحلُمُ عَنهم ويجهلُونَ عَلَيَّ، فقال: «لَئِن كُنتَ كَمَا قُلتَ فَكَأَنَّمَا تُسِفُّهم الملَّ ولا يزَالُ معكَ من اللَّه تعالى ظَهيرٌ عَلَيهم ما دُمْتَ عَلَى ذلك» رواه مسلم. وقد سَبَقَ شَرْحُه في» باب صلة الأَرحام».

648/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىركىشى: ئى اﷲ نىڭ پەيغەمبىرى! مەن يېقىنلىرىمغا سىلە ـ رەھىمنى يەتكۈزسەم

---

[1] سۈرە ئال ئىمران 134 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە شۇرا 43 ــ ئايەت.

مەندىن يىراقلىشىدۇ، ئۇلارغا ياخشىلىق قىلسام ئۇلار ماڭا يامانلىق قىلىدۇ. ئۇلارغا مۇلايىملىق قىلسام ئۇلار ماڭا قوپاللىق قىلىدۇ، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر سەن ئۆزەڭ دېگەندەك بولساڭ سەن ئۇلارغا ئۇتتىنىڭ چوغىنى يىگۈزگەندەك بولۇپسەن چۈنكى ئۇلار ساڭا قارىتا چوڭ گۇناھ ئىشلىگەن ھېساپلىنىدۇ، سەن داۋاملىق شۇ ھالىتىڭدە بولساڭ الله تەرەپتىن سەن ئۈچۈن ئۇلارغا قارشى بىر ياردەمچى بولىدۇ»دېدى. [مۇسلىمدىن]

## 77 ـ باب

## دىنىنىڭ ئەھكاملىرى ھاقارەتلەنسە غەزەپلىنىش ۋە الله نىڭ دىنىغا ياردەم بىرىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَنْ يُعَظِّمْ حُرُمَاتِ اللَّهِ فَهُوَ خَيْرٌ لَهُ عِنْدَ رَبِّهِ﴾ ﴿كىمكى الله نىڭ دىنىنىڭ ئەھكاملىرىنى ئۇلۇغلىسا، بۇ، پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ئۇنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىكى ئۈچۈن ياخشىدۇر﴾[1] ﴿إِنْ تَنْصُرُوا اللَّهَ يَنْصُرْكُمْ وَيُثَبِّتْ أَقْدَامَكُمْ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! سىلەر الله غا (يەنى الله نىڭ دىنىغا) ياردەم بەرسەڭلار، الله سىلەرگە (دۈشمىنىڭلارغا قارشى) ياردەم بېرىدۇ، قەدەمىڭلارنى (ئۇرۇش مەيدانلىرىدا) بەرقارار قىلىدۇ﴾[2].

649/1 ـ وعن أبي مسعود عقبة بن عمرو البدريِّ رضي اللَّه عنه قال: جَاءَ رَجُلٌ إلى النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فقال: إنِّي لأتَأَخَّر عَن صَلاةِ الصُّبْح مِن أجْلِ فلانٍ مما يُطِيل بِنَا، فمَا رأيت النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم غَضِبَ في موعِظَةٍ قَطُّ أشدَّ ممَّا غَضِبَ يومئذٍ، فقال: يَا أيها النَّاس: إنَّ مِنكم مُنَفِّرين. فأيُّكُمْ أمَّ النَّاسَ فَلْيُوجز، فإنَّ مِنْ ورائِهِ الكَبيرَ والصَّغيرَ وذا الحَاجَةِ» متفق عليه.

**649/1** ـ ئەبۇمەسئۇد ئۇقبە ئىبنى ئۆمەر بەدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىرئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىپ: پالانچىنىڭ بىزگە نامازنى ئۇزۇن ئوقۇپ بېرىۋاتقانلىقى سەۋەبىدىن بامداتقا كېچىكىپ چىقىمەن، دېدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋەزدە شۇ كۈندە غەزەپلەنگەندەك قاتتىق غەزەپلەنگەنلىكىنى بۇرۇن كۆرمىگەن ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى خالايىق! ئىچىڭلاردا كىشىلەرنى جامائەتتىن قاچۇرۇۋەتكۈچىلەر بار ئىكەن، قايسى بىرىڭلار كىشىلەرگە ئىمام بولسا نامازنى قىسقا ئوقۇسۇن، چۈنكى ئۇنىڭ كەينىدە ياشانغانلار،كىچىك باللار ۋە ھاجەتمەنلەر بار»، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

650/2 ـ وعن عائشة رضي اللَّه عنها قالت: قدِمَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِنْ سفَرٍ، وقَد سَتَرْتُ سَهْوَةً لي بقِرامٍ فَيهِ تَمَاثِيلُ، فَلمَّا رآهُ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم هتكَهُ وتَلَوَّنَ وجهُهُ وقال: «يَا عائِشَةُ: أشَدُّ النَّاسِ عَذَاباً عِند اللَّهِ يوم القيامةِ الَّذينَ يُضاهُونَ بِخَلقِ اللَّهِ» متفق عليه.

**650/2** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر سەپەردىن قايتىپ كەلدى، مەن كارىۋاتقا سۈرەتلىك نىپىز پەردە تارتىپ قويغان ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام

[1] سۈرە ھەج 30 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] سۈرە مۇھەممەد 7 ـ ئايەت

ئۇنى كۆرۈپلا يـۈزى ئۆزگىرىپ كـەتتى. ئـاندىن: «ئـى ئائىشـە! قىيامـەت كـۈنى الله نـىڭ ئـالدىدا قـاتتىق ئازاپـقا دۇچـار بولىدىغـان كىشـىلەر الله نـىڭ مـەخلۇقاتىغا بىـر نەرسـىنى ئوخشـاتقان كىشىلەردۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

651/3 ـ وعنها أنَّ قريشاً أَهَمَّهُم شَأْنُ المرأةِ المَخزُومِية التي سَرَقَت فقالوا: من يُكلِّمُ فيها رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم؟ فقالوا: مَن يجتَرِيءُ عليهِ إلا أُسامةُ بنُ زيدٍ حِبُّ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم؟ فَكَلَّمهُ أُسامةُ، فقالَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَتَشفعُ في حدٍّ مِن حُدُودِ اللَّهِ تعالى؟» ثم قامَ فَاخْتَطَبَ ثم قال: «إنما أَهْلَكَ من قبلكُم أَنَّهُم

كانُوا إذَا سرقَ فِيهِم الشَّرِيفُ تَرَكُوهُ، وإذا سرق فِيهِم الضَّعِيفُ أَقامُوا عليهِ الحدَّ، وايْمُ اللَّه، لو أَنَّ فاطمَة بنت محمدٍ سرقَتْ لقَطَعْتُ يَدهَا» متفقٌ عليه.

651/3 ـ ئائىشـە رەزىيەللاھۇ ئـەنھادىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، قۇرەيشـلەرنى مـەخزۇم قەبىلىسـىدىن ئوغرىلىق قىلغان بىر ئايال كىشىنىڭ ئىشى غەمگە سېلىپ قويدى. ئۇلار: بۇ ئايال ھەققىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا كىم گەپ قىلالايدۇ؟ دېيىشتى. ئاندىن ئۇلار بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن سۆزلىشىشكە ئۇسامە ئىبنى زەيد دىن باشقىسى جۈرئەت قىلالمايدۇ، ئۇ ھەققەتەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەك يېقىن دېيىشتى. شۇنداق قىلىپ ئۇسامە بۇ توغۇرلۇق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا گەپ قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «الله نىڭ بەلگىلىمىلىرىدىن (جىنايى ھۆكۈملىرىدىن) شاپائەت تەلەپ قىلامسەن؟» دېدى. ئاندىن ئورنىدىن تۇرۇپ خۇتبىگە چىقىپ مۇنداق دېدى: «سىلەردىن ئىلگىرىكى ئۈممەتلەر، ئەگەر ئىچىدىن ئابرۇيلۇق كىشىلەر ئوغرىلىق قىلسا جازالىماي، ئاجىز كىشىلىرى ئوغرىلىق قىلسا جازالىغانلىقى ئۈچۈن ھالاك بولغان ئىدى. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەگەر مۇھەممەدنىڭ قىزى پاتىمە ئوغرىلىق قىلغان بولسىمۇ ئەلۋەتتە ئۇنىڭ قولىنى كېسىۋېتەتتىم». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

652/4 ـ وعن أنس رضي اللَّه عنه أن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رَأَى نُخامَةً في القِبلةِ. فشقَّ ذلكَ عَلَيهِ حتَّى رُؤِيَ في وجهِهِ، فَقَامَ فَحَكَّهُ بيَدِهِ فقال: «إن أَحَدكم إذا قَام في صَلاتِه فَإِنَّهُ يُنَاجي ربَّه، وإنَّ ربَّهُ بَينَهُ وبَينَ القِبْلَةِ، فلا يَبْزُقَنَّ أَحدُكُم قِبلَ القِبْلَةِ، ولكِن عَنْ يَسَارِهِ أَوْ تَحْتَ قدَمِهِ» ثُمَّ أَخَذَ طرفَ رِدائِهِ فَبصق فِيهِ، ثُمَّ ردَّ بَعْضَهُ على بعْضٍ فقال: «أَو يَفْعَلُ هكذا» متفقٌ عليه.

والأمرُ بالبُصاقِ عنْ يسَارِهِ أو تحتَ قَدمِهِ هُوَ فيما إذا كانَ في غَيْرِ المَسجِدِ، فَأَمَّا في المسجِدِ فَلا يَبصُقْ إلاَّ في ثوبِهِ.

652/4 ـ ئەنـەس رەزىيەللاھۇ ئـەنھۇنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلىـنىدۇ، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىبلە تەرەپتە بىر بەلغەمنى كۆرۈپ قالدى، ئاندىن بۇ ئەھۋال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئېغىر كېلىپ قاپىقى تۈرۈلدى. ئورنىدىن تۇرۇپ ئۇنى قولى بىلەن سۈرتىۋېتىپ: «قايسى بىرىڭلار نامازغا تۇرسا ئۆز رەببى بىلەن مۇڭدىشىدۇ، رەببى ئۇنىڭ ئالدىدا قىبلە تەرەپتىدۇر، سىلەردىن ھېچقايسىڭلار قىبلە تەرەپكە قاراپ تۈكۈرمىسۇن، لېكىن سول تەرەپكە ياكى سول پۇتىنىڭ ئاستىغا تۈكۈرسۇن»دېدى ۋە

ئاندىن تونىنىڭ بىر تەرىپىنى قايرىپ تۇكۇرۇپ يەنە بىر تەرىپى بىلەن ئۇۋلاپ تۇرۇپ: «ياكى مۇنداق قىلسۇن» دېدى.[1] [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 78 ـ باب

## ھاكىملارنى قول ئاستىدىكىلەرگە مېھرىبان ۋە سەممىي بولۇشقا، ئۇلارغا شەپقەت قىلىشقا بۇيرۇش، قول ئاستىدىكىلەرگە ھىيلە ـ مىكىر ئىشلىتىشتىن، قاتتىق قول بولۇشتىن، ئۇلارنىڭ مەنپەئىتىگە سەل قاراشتىن ۋە ئەرز ـ شىكايەتلىرىگە، ھاجەتلىرىگە بىپەرۋا بولۇشتىن توسۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَاخْفِضْ جَنَاحَكَ لِمَنِ اتَّبَعَكَ مِنَ الْمُؤْمِنِينَ﴾ ﴿ساڭا ئەگەشكەن مۆمىنلەرگە مۇلايىم بولغىن﴾[2] ﴿إِنَّ اللَّهَ يَأْمُرُ بِالْعَدْلِ وَالأِحْسَانِ وَإِيتَاءِ ذِي الْقُرْبَى وَيَنْهَى عَنِ الْفَحْشَاءِ وَالْمُنْكَرِ وَالْبَغْيِ يَعِظُكُمْ لَعَلَّكُمْ تَذَكَّرُونَ﴾ ﴿الله ھەقىقەتەن (كىشىلەر ئارىسىدا) ئادىل بولۇشقا، (جىمى خەلققە) ياخشىلىق قىلىشقا، خىش ـ ئەقرىبالارغا سىلە ـ رەھىم قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، قەبىھ (سۆز ـ ھەرىكەتلەر) دىن، يامان ئىشلاردىن ۋە زۇلۇم قىلىشتىن توسىدۇ، نەسىھەتنى قوبۇل قىلسۇن دەپ، الله سىلەرگە پەند ـ نەسىھەت قىلىدۇ﴾[3].

653/1 ـ وعن ابن عمر رضي اللّه عنهما قال: سمِعتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «كُلُّكُم راعٍ، وكُلُّكُمْ مسؤولٌ عنْ رعِيتِهِ: الإمامُ راعٍ ومَسْؤُولٌ عَنْ رعِيتِهِ، والرَّجُلُ رَاعٍ في أهلِهِ وَمسؤولٌ عن رَعِيَّتِهِ، وَالمَرأةُ راعيةٌ في بيتِ زَوجها وَمسؤولةٌ عَنْ رعِيَّتِها، والخَادمُ رَاعٍ في مال سَيِّدِهِ وَمَسؤُولٌ عَنْ رَعِيتِهِ، وكُلُّكُم راعٍ ومسؤُولٌ عَنْ رعِيَّتِهِ» متفقٌ عليه.

**653/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادىچى ۋە سىلەرنىڭ ھەممىڭلار ئۆز پادىلىرىڭلاردىن سوراق قىلىنىسىلەر، خەلىپىمۇ پادىچى، ئۇ ئۆز پۇخرالىرىدىن سورىلىدۇ، ئەر كىشىمۇ پادىچى، ئۇ ئۆيدىكىلىرىدىن سورىلىدۇ، ئايال كىشىمۇ پادىچى، ئۇ ئېرىنىڭ ئۆيىدىكىلىرىدىن سورىلىدۇ خىزمەتچىمۇ پادىچى ئۇ خوجايىنىنىڭ ماللىرىدىن سورىلىدۇ، دېمەك سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادىچى ۋە ئۆز پادىلىرىڭلاردىن سورىلىسىلەر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

654/2 ـ وعن أبي يَعْلى مَعْقِل بن يَسَارٍ رضي اللّه عنه قال: سمعتُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «ما مِن عبدٍ يسترعِيهِ اللّه رعيَّةً، يَمُوتُ يومَ يَموتُ وهُوَ غَاشٌ لِرَعِيَّتِهِ، إلاَّ حَرَّمَ اللّه علَيهِ الجَنَّةَ» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ: «فَلَم يَحُطهَا بِنُصْحِهِ لم يجِد رَائحَةَ الجَنَّة». وفي روايةٍ لمسلم: «ما مِن أميرٍ يَلِي أُمورَ المُسلِمينَ، ثُمَّ لا يَجهَدُ لَهُم، ويَنْصحُ لهم، إلاَّ لَم يَدخُل مَعَهُمُ الجَنَّةَ».

---

[1] بۇ ھەدىستىكى سول تەرەپكە ياكى سول پۇتىنىڭ ئاستىغا تۈكۈرسۇن دېگەن بۇيرۇق مەسچىت يوق يەرگە قارىتىلىدۇ.
[2] سۈرە شۇئەرا 215 ـ ئايەت
[3] سۈرە نەھل. 90 ـ ئايەت

654/2 ـ ئەبۇيەئلا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قايسى بىر كىشىنى الله بىر قەۋمگە ھاكىم قىلغان بولسا ئۇ ئۆز قەۋمگە خىيانەتكار ھالدا ئۆلگەن بولسا الله ئۇنىڭغا جەننەتنى ھارام قىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ھاكىم ئۆز قەۋمىنى سەمىمىيەت بىلەن ساقلىمىغان بولسا جەننەتنىڭ پۇرىقىنىمۇ پۇريالمايدۇ» دېيىلگەن.

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشىغا مەسئۇل بولغان كىشى ئۇلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن تىرىشچانلىق كۆرسەتمىسە، ئۇلارغا سەمىمىي بولمىسا، ئۇنداقتا ئۇ ھاكىم مۇسۇلمانلار قاتارىدا جەننەتكە كىرەلمەيدۇ» دېگەن.

655/3 ـ وعن عائشة رضي الله عنها قالت: سمعت رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول في بيتي هذا: «اللهم من وَلي من أمر أُمتي شيئاً فشق عليهم فاشقق عليه، ومن وَلِيَ من أمر أمتي شيئاً فرفق بهم فارفق به» رواه مسلم.

655/3 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇشۇ ئۆيۈمدە مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ئى الله! بىرەر كىشى ئۈممىتىمنىڭ ئىشىغا ئىگە بولۇپ ئۇلارغا مۇشەققەتچىلىك تۇغدۇرسا سەنمۇ ئۇنىڭغا مۇشەققەتچىلىك تۇغدۇرغايسەن. كىمكى مېنىڭ ئۈممىتىمنىڭ بىرەر ئىشىغا ئىگە بولۇپ ئۇلارغا مېھرىبانلىق قىلغان بولسا سەنمۇ ئۇنىڭغا مېھرىبان بولغايسەن». [مۇسلىمدىن]

656/4 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «كَانَتْ بَنُو إسرَائِيلَ تَسُوسُهُمُ الأنْبياءُ، كُلَّما هَلَكَ نبي خَلَفَهُ نبي، وَإنَّهُ لا نبي بَعدي، وسَيَكُونُ بَعدي خُلَفَاءُ فَيَكثُرُونَ» قالوا: يَا رسول اللّه فَما تَأْمُرُنَا؟ قال: «أوفُوا بِبَيعَةِ الأوَّلِ فالأوَّلِ، ثُمَّ أعطُوهُم حَقَّهُم، وَاسأَلوا اللّه الذي لَكُم، فَإنَّ اللّه سائِلُهم عمَّا استَرعاهُم» متفق عليه.

656/4 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بەنى ئىسرائىلغا پەيغەمبەرلەر كەينى ـ كەينىدىن كېلىپ تۇراتتى. قاچانكى بىرى ۋاپات بولسا ئورنىغا يەنە بىرى كېلەتتى. مەندىن كېيىن پەيغەمبەر كەلمەيدۇ بەلكى نۇرغۇن خەلىپىلەر كېلىدۇ» دېدى. ساھابىلار: شۇ چاغدا بىزنى نېمىگە بۇيرۇيسەن؟ ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئالدىنقىسىغا باشتا سايلانغىنىغا ئاندىن ئۇنىڭدىن كېيىن سايلانغىنىغا بەيئەت قىلىڭلار، ئۇلارنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىڭلار، ئۆزەڭلارنىڭ ھەققىنى الله دىن سوراڭلار، الله ئۇلارنى ئۆزى ئىگە قىلغان ئىشتىن ئۆزى سورىغۇچىدۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

657/5 ـ وعن عائِذ بن عمرو رضي اللّه عنه أنَّهُ دَخَلَ على عُبيدِ اللّهِ بن زِيادٍ، فقال له: أيْ بُنَيَّ، إني سَمِعتُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «إنَّ شَرَّ الرِّعاءِ الحُطَمَةُ» فإيَّاكَ أن تَكُونَ مِنْهُم، متفقٌ عليه.

657/5 ـ ئائىز ئىبنى ئەمرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىركۈنى ئۇ ئۇبەيدۇللا ئىبنى زىيادنىڭ يېنىغا كىرىپ ئۇنىڭغا: ئى بالام! مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ

مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ھاكىملارنىڭ ئەڭ ئەسكىسى قاتتىق قوللىرىدۇر» سەن ئاشۇلاردىن بولۇپ قېلىشتىن ساقلانغىن، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

658/6 ـ وعن أبي مريمَ الأزدِيِّ رضي اللَّه عنه، أنه قَالَ لمعَاوِيةَ رضي اللَّه عنه: سَمِعتُ رسولَ اللَّه صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «من ولاَّهُ اللَّه شَيْئاً مِن أُمورِ المُسلِمِينَ فَاحتَجَبَ دُونَ حَاجتِهِم وخَلَّتِهم وفقرِهم، احتَجَبَ اللَّه دُونَ حَاجَتِه وخَلَّتِهِ وفَقرِهِ يومَ القِيامةِ» فَجعَل مُعَاوِيةُ رجُلا على حَوَائجِ النَاسِ. رواه أبو داودَ، والترمذي.

6/658 ـ ئەبۇمەريەم ئەزدىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇئاۋىيەگە مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «الله بىر كىشىنى مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشىغا ھاكىم قىلغان بولسا، ئۇ ھاكىم پەردە كەينىدە تۇرۇۋېلىپ ئۇلارنىڭ ھاجىتى، ئەرز ـ شىكايىتى ۋە نامراتلىقتىن ئىبارەت مەسىلىلىرىنى ھەل قىلىشتىن باش تارتقان بولسا، الله مۇ قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ پېقىرلىقى، ھاجىتى، ئەرز ـ شىكايىتىگە قۇلاق سالمايدۇ». شۇنىڭ بىلەن مۇئاۋىيە مەخسۇس بىر ئادەمنى كىشىلەرنىڭ ھاجەتلىرىنى ئاڭلاشقا قويۇپ قويدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 79 ـ باب

## ئادىل ۋالى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿إِنَّ اللَّهَ يَأْمُرُ بِالْعَدْلِ وَالْإِحْسَانِ﴾ ﴿الله ھەقىقەتەن (كىشىلەر ئارىسىدا) ئادىل بولۇشقا، (جىمى خەلققە) ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرۇيدۇ﴾ ﴿وَأَقْسِطُوا إِنَّ اللَّهَ يُحِبُّ الْمُقْسِطِينَ﴾ ﴿(ھەممە ئىشتا) ئادىل بولۇڭلار، الله ھەقىقەتەن ئادىللارنى دوست تۇتىدۇ﴾[1].

659/1 ـ وعن أبي هريرة رضي اللَّه عنه، عن النبي صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «سَبْعَةٌ يُظِلُّهُمُ اللَّه في ظِلِّهِ يومَ لا ظِلَّ إلاَّ ظِلُّهُ: إمَامٌ عادِلٌ، وشَابٌّ نَشأَ في عِبادَةِ اللَّهِ تَعالى، ورَجُلٌ مُعَلَّقٌ قَلبُهُ في المَسَاجِدِ، ورجُلانِ تَحَابَّا في اللَّه، اجتَمعَا عليهِ، وتَفرَّقَا عليهِ، ورجُلٌ دعَتهُ امرأَةٌ ذَاتُ مَنصِبٍ وجمَالٍ، فقَالَ: إنِّي أَخَافُ اللَّه، ورَجُلٌ تَصَدَّقَ بِصدقةٍ، فَأَخْفَاها حَتَّى لا تَعلَمَ شِمالُهُ ما تُنفِقُ يَمِينُهُ، ورَجُلٌ ذَكَر اللَّه خَالِياً فَفَاضَتْ عينَاهُ» متفقٌ عليه.

659/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله نىڭ سايىسىدىن باشقا ھېچقانداق سايە يوق قىيامەت كۈنىدە الله ئۆزسايىسىگە ئالىدىغان يەتتە تۈرلۈك ئادەم بار: 1 ـ ئادىل (مۇسۇلمان) پادىشاھ. 2 ـ الله نىڭ ئىبادىتىدە ئۆسۈپ يېتىلگەن ياش. 3 ـ قەلبى الله نىڭ مەسجىدىگە باغلانغان كىشى. 4 ـ الله يولىدا دوست بولۇپ الله ئۈچۈن بىر يەرگە جەم بولغان ۋە الله ئۈچۈن ئايرىلغان ئىككى كىشى. 5 ـ باي ۋە چىرايلىق ئايال ئۆزىنى ئۆزىگە چاقىرسا «مەن الله دىن قورقىمەن» دەپ رەت قىلغان كىشى. 6 ـ ئوڭ قولى نېمىنى بەرگەنلىكىنى سول قولى بىلمەي قالغىدەك دەرىجىدە مەخپىي سەدىقە بەرگەن كىشى. 7 ـ خالىي جايدا الله نى ئەسلەپ ياش تۆككەن كىشى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

[1] سۈرە ھۇجۇرات 9 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى

660/2 ـ وعن عبد اللّهِ بنِ عمرو بن العاص رضي اللّهُ عنهما قال: قال رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ المُقسِطِينَ عِنْدَ اللّهِ عَلى مَنابِرَ مِنْ نورٍ: الّذِينَ يعْدِلُونَ في حُكْمِهِمْ وأَهليهِمْ وما وُلُّوا» رواهُ مسلم.

660/2 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەقىقەتەن ئادىللىق قىلغۇچىلار الله نىڭ دەرگاھىدا نۇردىن بولغان مۇنبەرلەرنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرىدۇ. ئۇلار شۇنداق كىشىلەركى ئۆز ھۆكۈملىرى، ئۆز ئەھلى ۋە ئۆزى ئىگە بولغان نەرسىلىرىدە ئادىل بولغان كىشىلەردۇر». [مۇسلىمدىن]

661/3 ـ وعَن عوفِ بن مالكٍ رضي اللّه عنه قال: سمِعْتُ رسولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «خِيَارُ أئمَتِكُمْ الّذِينَ تُحِبُّونهُم ويُحبُّونكُم، وتُصَلُّونَ علَيْهِم ويُصَلُّونَ علَيْكُمْ، وشِرَارُ أئمَّتِكُم الّذينَ تُبْغِضُونهُم ويُبْغِضُونَكُمْ، وتَلْعُنونَهُمْ ويلعنونكم» قال: قُلْنا يا رسُول اللّهِ، أفَلا نُنابِذُهُمْ؟ قالَ: «لا، ما أَقَامُوا فِيكُمُ الصَّلاةَ، لا، ما أَقَامُوا فيكُمُ الصَلاة» رواه مسلم.

661/3 ـ ئەۋف ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «سىلەرنىڭ ياخشى ئىماملىرىڭلار يەنى ھاكىمىڭلار سىلەر ئۇلارنى ياخشى كۆرىدىغان ئۇلارمۇ سىلەرنى ياخشى كۆرىدىغان ۋە سىلەرگە دۇئا قىلىپ تۇرىدىغان، ئۇلارغا دۇئا قىلىپ تۇرىدىغان كىشىلەردۇر. سىلەرنىڭ ناچار ئىماملىرىڭلار، ئۇلارغا غەزەپلىنىدىغان، ئۇلارغا لەنەت ئوقۇيدىغان، ئۇلارمۇ سىلەرگە غەزەپلىنىدىغان ۋە لەنەت ئوقۇيدىغان كىشىلەردۇر». ئەۋف مۇنداق دەيدۇ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىز ئۇلار بىلەن ئۇرۇشمايمىزمۇ؟ دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇلار ئاراڭلاردا ناماز ئوقۇسىلا ئۇرۇشماڭلار، ئۇلار ئاراڭلاردا ناماز ئوقۇسىلا ئۇرۇشماڭلار» دەپ تەكرارلىدى. [مۇسلىمدىن]

662/4 ـ وعَنْ عِيَاضِ بن حِمار رضي اللّهُ عَنْهُ قالَ: سمِعْت رَسُول اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «أَهْلُ الجَنَّةِ ثَلاثَةٌ: ذُو سُلْطانٍ مُقْسِطٌ مُوَفَّقٌ، ورَجُلٌ رَحِيمٌ رَقِيقُ القَلْبِ لِكُلِّ ذِى قُرْبَى وَمُسْلِمٍ، وعَفِيفٌ مُتَعَفِّفٌ ذُو عِيالٍ» رواهُ مسلم.

662/4 ـ ئىياز ئىبنى ھىمار رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەت ئەھلى ئۈچ تۈرلۈك بولۇپ: ❶ الله دىن ئادىللىق ئاتا قىلىنغان ئادىل پادىشاھ. ❷ ھەرقانداق قېرىندىشىغا ۋە مۇسۇلمانغا رەھىمدىل، مۇلايىم بولغان كىشى. ❸ بالا ـ چاقىلىرى كۆپ ۋە موھتاج تۇرۇپمۇ ئۆزى ئىپپەتلىك بولغان[1] ۋە ئىپپەتلىك بولۇشنى الله دىن تىلەپ تۇرغۇچى كىشىدۇر». [مۇسلىمدىن]

80 ـ باب

## گۇنا بولمايدىغان ئىشلاردا مۇسۇلمان ھاكىملارنىڭ بۇيرۇقىغا بويسۇنۇشنىڭ ۋاجىپلىقى، گۇنا بولىدىغان ئىشلاردا ئۇلارغا بويسۇنۇشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

[1] ئۆزى ھاجەتمەن تۇرۇپمۇ كىشىلەردىن بىر نەرسە سورىمايدىغان كىشى.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا أَطِيعُوا اللَّهَ وَأَطِيعُوا الرَّسُولَ وَأُولِي الأَمْرِ مِنْكُمْ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! الله غا، پەيغەمبەرگە ۋە ئۆزەڭلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار﴾[1].

663/1 ـ وعن ابن عمر رضي اللَّهُ عنهما عَن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «عَلى المَرْءِ المُسْلِمِ السَّمْعُ والطَّاعَةُ فِيما أَحَبَّ وكَرِهَ، إلاَّ أَنْ يُؤْمَرَ بِمَعْصِيَةٍ فَإذا أُمِرَ بِمعْصِيَةٍ

663/1 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلمان كىشىنىڭ (ئىسلام ھاكىمىيىتىگە) گۇناغا بۇيرۇمىسىلا مەيلى ياقتۇرسۇن، مەيلى ياقتۇرمىسۇن بۇيرۇقىنى ئاڭلىشى ۋە سۇنۇشى ۋاجىپتۇر. ئاڭلاپ بوي سۇنۇشى ۋاجىپ. ئەگەر گۇناغا بۇيرۇسا بۇيرۇقىنى ئاڭلاشقا ۋە بويسۇنۇشقا بولمايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

664/2 ـ وعنه قال: كُنَّا إذا بايَعْنَا رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَلى السَّمْعِ والطَّاعةِ يقُولُ لَنَا: «فيما اسْتَطَعْتُمْ» متفقٌ عليه.

664/2 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز ھەر قانداق چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئاڭلاشقا بوي سۇنۇشقا بەيئەت قىلساق ئۇ زات بىزلەرگە: «قۇدرىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە بوي سۇنۇڭلار» دەيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

665/3 ـ وعنهُ قال: سَمِعْتُ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «مَنْ خلَعَ يَداً منْ طَاعَةٍ لَقِيَ اللَّه يوْم القيامَةِ ولاَ حُجَّةَ لَهُ، ومَنْ ماتَ ولَيْس في عُنُقِهِ بيْعَةٌ مَاتَ ميتةً جَاهِلِيَّةً» رواه مسلم. وفي روايةٍ له: «ومَنْ ماتَ وَهُوَ مُفَارِقٌ للْجَماعةِ، فَإنَّهُ يُموت ميتَةً جَاهِلِيَّةً». «المِيتَةُ» بكسر الميم.

665/3 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كىمكى ئىسلام ھاكىمىيىتىگە بوي سۇنۇشتىن باش تارتسا، قىيامەت كۈنى الله غا ھۆججەتسىز (باھانە ئۆزرىلىرى ئاقمىغان) ھالدا ئۇچرىشىدۇ. كىمكى بەيئەتسىز ھالدا ئۆلسە جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە (ئازغۇنلۇق ئۈستىدە) ئۆلگەن بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «كىمكى جامائەتتىن ئايرىلىپ ئۆلسە، ئۇ جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ» دېيىلگەن.

666/4 ـ وعَن أَنَسٍ رضي اللَّهُ عنه قال: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اسْمَعُوا وأَطيعوا، وإنِ اسْتُعْمِل علَيْكُمْ عبْدٌ حبشيٌّ، كَأَنَّ رَأْسهُ زَبِيبَةٌ» رواه البخاري.

666/4 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «گەرچە سىلەرگە بېشى ئۈزۈمدەك كىچىك (كۆرۈمسىز) قارا تەنلىك بىر قۇل ھاكىم قىلىنسىمۇ سۆزىنى ئاڭلاڭلار ۋە ئەمرىگە بويسۇنۇڭلار». [بۇخارىدىن]

667/5 ـ وعن أَبي هريرة رضي اللَّه عنه قال: قالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «عليْكَ السَّمْعُ وَالطَّاعةُ في عُسْرِكَ ويُسْرِكَ وَمنْشَطِكَ ومَكْرهِكَ وأَثَرَةٍ عَلَيْكَ» رواهُ مسلم.

---

[1] سۈرە نىسا 59 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

667/5 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەيلى بايلىق، مەيلى كەمبەغەللىك، مەيلى ياقتۇرغان، مەيلى ياقتۇرمىغان ھالەتلىرىڭلاردا بولسۇن ۋە مەيلى سېنىڭ مەنپەئەتىڭنى ھاكىم شەخسىيەتچىلىك قىلىپ ئىگىلىۋالغاندا بولسۇن، ھاكىمنىڭ گېپىگە كىرىپ بوي سۇنۇشۇڭ لازىم». [مۇسلىمدىن]

668/6 ـ وعن عبدِ اللَّهِ بن عَمرو رضي اللَّه عنهما قال: كُنَّا مَع رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في سَفَرٍ، فَنَزَلْنا منْزِلاً، فَمِنَّا منْ يُصلِحُ خِباءَهُ، ومِنَّا منْ ينْتَضِلُ، وَمِنَّا مَنْ هُوَ في جَشَرِهِ، إذْ نادَى مُنَادي رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: الصَّلاة جامِعةٌ. فاجْتَمعْنَا إلى رَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: «إنَّهُ لَمْ يَكُنْ نبي قَبْلي إلاَّ كَانَ حَقا علَيْهِ أنْ يَدُلَّ أُمَّتَهُ عَلى خَيرِ ما يعْلَمُهُ لهُمْ، ويُنذِرَهُم شَرَّ ما يعلَمُهُ لهُم، وإنَّ أُمَّتَكُمْ هذهِ جُعِلَ عَافيتُها في أوَّلِها، وسَيُصِيبُ آخِرَهَا بلاءٌ وأُمُورٌ تُنكِرُونَهَا، وتجيءُ فِتَنٌ يُرقِّقُ بَعضُها بَعْضاً، وتجيء الفِتْنَةُ فيقُولُ المؤمِنُ: هذهِ مُهْلِكَتي، ثُمَّ تَنْكَشِفُ، وتجيءُ الفِتنَةُ فَيَقُولُ المُؤْمِنُ: هذهِ هذهِ، فَمَنْ أَحَبَّ أَنْ يُزَحْزَحَ عن النَّارِ، ويُدْخَلَ الجَنَّةَ، فَلْتَأْتِهِ منيته وَهُوَ يُؤْمِنُ بِاللَّهِ وَاليَوْمِ الآخِرِ، ولَيَأْتِ إلى الناسِ الذي يُحِبُّ أَنْ يُؤتَى إلَيْهِ. ومَنْ بَايع إماماً فَأَعْطَاهُ صَفْقَةَ يدِهِ، وثَمرةَ قَلْبِهِ. فَليُطِعْهُ إنِ اسْتَطَاعَ، فَإنْ جَاءَ آخَرُ ينازِعُهُ، فاضْرِبُوا عُنُقَ الآخَرِ» رواهُ مسلم.

668/6 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بولغان بىر سەپىرىمىزدە بىر جايغا چۈشتۇق. بەزىلىرىمىز چېدىرلىرىمىزنى تۈزەۋاتاتتۇق، بەزىلىرىمىز ئوقيا ئېتىپ مۇسابىقىلىشىۋاتاتتۇق. بەزىلىرىمىز ئۇلاغلارنى ئوتلىتىۋاتاتتۇق. ئۇشتۇمتۇت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ چاقىرغۇچىسى: «جامائەت نامىزىغا ھازىر بولۇڭلار» دەپ چاقىردى. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەتراپىغا يىغىلدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «مەندىن ئىلگىرى قانداقلا بىر پەيغەمبەر ئۆتكەن بولسا ئۆز ئۈممىتى ئۈچۈن ياخشى دەپ بىلگەن نەرسىگە ئۇلارنى يېتەكلەپ، يامان دەپ بىلگەن نەرسىدىن ئۇلارنى ئاگاھلاندۇرغان ئىدى. سىلەردىن ئىبارەت مۇشۇ ئۈممەتكە كەلسەك ئۇلارنىڭ پىتنىدىن ئەمىن قالىدىغانلىرى ئۇلارنىڭ ئالدىنقىلىرىدا بولىدۇ. بۇ ئۈممەتنىڭ كېيىنكىلىرىغا بولسا نۇرغۇن بالا ـ قازا، سىلەر ئۇقمايدىغان نۇرغۇن يامان ئىشلار كېلىدۇ. شۇنداق بىر پىتنىلار كېلىدۇكى، باشتا كەلگەن پىتنىلار كېيىن كەلگەن پىتنىلارنىڭ ئالدىدا ھېچ نەرسىگە ئەرزىمەي قالىدۇ، يەنە شۇنداق پىتنىلار كېلىدۇكى، مۆمىن كىشى بۇ پىتنە مېنى ھالاك قىلىدۇ دەپ تۇرغاندا ئۇ پىتنە كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ ۋە يەنە بىر خىل پىتنە كېلىپ مۆمىن كىشى مۇشۇ مېنىڭ ھالاكىتىم دەپ قالىدۇ. مۇشۇ مېنىڭ ھالاكىتىم دەپ قالىدۇ. قانداق بىر كىشى دوزاختىن قۇتۇلاي، جەننەتكە كىرەي دېسە، الله ۋە قىيامەتكە ئىشەنگەن ھالدا كەلسۇن ۋە كىشىلەرنىڭ ئۆزىگە قانداق مۇئامىلە قىلىشىنى كۈتسە، ئۇ باشقىلارغىمۇ شۇنداق مۇئامىلە قىلسۇن. كىمكى قانداق بىر ئىمامغا بەيئەت قىلىپ قولىنى ۋە چىن ئىخلاسىنى بەرگەن بولسا ئىمكانىيىتىنىڭ يېتىشىچە بويسۇنسۇن. ئەگەر باشقا بىر كىشى كېلىپ ئۇ ئىمام بىلەن ئىماملىق تالاشسا ئۇ كىشىنىڭ گەدىنىگە ئۇرۇڭلار (ئەگەر مەسلىنى گەدىنىگە ئۇرماي ھەل قىلغىلى بولماي قالغاندا)». [مۇسلىمدىن]

669/7 ـ وعن أبي هُنَيْدَةَ وائِلِ بن حُجْرٍ رضي اللّه عنه قالَ: سأَلَ سَلَمَةُ بنُ يزيدَ الجُعْفيُّ رَسُولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فقالَ: يا نبي اللّهِ، أَرَأَيْتَ إنْ قَامَتْ علَيْنَا أُمراءُ يَسأَلُونَا حقَّهُمْ، ويَمْنَعُونَا حقَّنا، فَمَا تَأْمُرُنَا؟ فَأَعْرَضَ عنه، ثُمَّ سأَلَهُ، فَقَال رَسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم «اسْمَعُوا وأَطِيعُوا، فَإنَّما علَيْهِمْ ماحُمِّلُوا وعلَيْكُم ما حُمِّلْتُمْ» رواهُ مسلم.

669/7 ـ ئەبۇھۇنەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، سەلەمە ئىبنى يەزىد جۇئفى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىزگە ئۆز ھەققىنى سوراپ، بىزنىڭ ھەققىمىزنى بەرمەيدىغان كىشىلەر خەلىپە بولۇپ قالسا بىزنى قانداق قىلىشقا بۇيرۇيسەن ـ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جاۋاپ بېرىشتىن يۈز ئۆرىدى. ئۇ يەنە سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سۆزىنى ئاڭلاڭلار، ئەمرىگە بويسۇنۇڭلار، ئۇلارمۇ ئۆزىنىڭ مەسئۇلىيىتىدىن سىلەرمۇ ئۆز مەسئۇلىيىتىڭلاردىن سورىلىسىلەر» دېدى. [مۇسلىمدىن]

670/8 ـ وَعَنْ عَبْدِ اللّهِ بن مسْعُودٍ رضي اللّهُ عنه قال: قال رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّهَا ستَكُونُ بعْدِي أَثَرَةٌ، وأُمُورٌ تُنْكِرُونَهَا،» قالوا: يا رسُولَ اللّهِ، كَيفَ تَأْمُرُ مَنْ أَدْركَ مِنَّا ذلكَ؟ قَالَ: «تُؤَدُّونَ الحَقَّ الذي عَلَيْكُمْ، وتَسْأَلُونَ اللّه الذي لَكُمْ» متفقٌ عليه.

670/8 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەندىن كېيىن تەرەپبازلىق (شەخسىيەتچىلىك) ۋە سىلەر ئىنكار قىلىدىغان باشقا ئىشلار پەيدا بولىدۇ» دېدى. ئۇلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى، بىزدىن شۇ دەۋرگە ياشاپ قالغانلارغا قانداق قىلىشنى بۇيرۇيسەن؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەرنىڭ گەدىنىڭلاردىكى ئادا قىلىشقا تېگىشلىك بولغان ئۇلارنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىپ، ئۆزەڭلارغا تېگىشلىك بولغان ھەقنى الله دىن سوراڭلار» . [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

671/9 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّهُ عنه قال: قال رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ أَطَاعَني فَقَدْ أَطَاعَ اللّه، وَمَنْ عَصَاني فَقَدْ عَصَى اللّه، وَمَنْ يُطِعِ الأَمِيرَ فَقَدْ أَطَاعَني، ومَنْ يعْصِ الأَمِيرَ فَقَدْ عَصَاني» متفقٌ عليه.

671/9 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ماڭا بويي سۇنسا الله غا بويي سۇنغان بولىدۇ. كىمكى ماڭا ئاسىي بولسا الله غا ئاسىي بولغان بولىدۇ. كىمكى ئەمىرگە بويي سۇنسا ماڭا بويي سۇنغان بولىدۇ. كىمكى ئەمىرگە ئاسىيلىق قىلسا ماڭا ئاسىي بولغان بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

672/10 ـ وعن ابن عباسٍ رضي اللّه عنهما أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «من كَرِه مِنْ أَميرِهِ شيْئاً فَلْيَصبِر، فإنَّهُ مَن خَرج مِنَ السُّلْطَانِ شِبراً مَاتَ مِيتَةً جاهِلِيةً» متفقٌ عليه.

672/10 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئاببas رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئۆز خەلىپىسىدىن يۈز بەرگەن بىرەر نەرسىنى گەرچە ياقتۇرمىسىمۇ سەۋر قىلسۇن، كىمكى خەلىپىنىڭ باشقۇرۇش دائىرىسىدىن بىر غېرىچ چىقىپ كېتىدىكەن، ئۇ جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

673/11 ـ وعن أبي بكر رضي اللّه عنه قال: سمعت رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «مَن أهَانَ السُّلطَانَ أهَانَهُ اللّه» رواه الترمذي وقال: حديث حسن. وفي الباب أحاديث كثيرة في الصحيح، وقد سبق بعضها في أبواب.

**673/11** ـ ئەبۇبەكرەتە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كىمكى (مۇسۇلمان) پادىشاھنى ھاقارەت قىلسا الله ئۇنى ھاقارەت قىلىدۇ». [تىرمىزىدىن]

81 ـ باب

## ھوقۇق تەلەپ قىلىشنى چەكلەش، كىشىلەر تەرەپتىن سايلىنىپ قالسا ۋە ياكى بىرەر سەۋەب ھوقۇقدار بولۇشقا ئۇندىمىسىلا بۇ خىزمەتنى قىلماسلىقنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿تِلْكَ الدَّارُ الْآخِرَةُ نَجْعَلُهَا لِلَّذِينَ لا يُرِيدُونَ عُلُوّاً فِي الأَرْضِ وَلا فَسَاداً وَالْعَاقِبَةُ لِلْمُتَّقِينَ﴾ ﴿ئەنە شۇ ئاخىرەت يۇرتىنى يەر يۈزىدە چوڭچىلىق قىلىشنى ۋە بۇزغۇنچىلىق قىلىشنى كۆزلىمەيدىغانلارغا خاس قىلدۇق،(ياخشى) ئاقىۋەت تەقۋادارلارغا مەنسۇپتۇر﴾[1].

674/1 ـ وعن أبي سعيد عبد الرحمنِ بن سَمُرَةَ رضي اللّه عنه، قال: قال لي رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَا عَبدَ الرَّحمن بن سمُرَةَ: لا تَسأل الإمارَةَ، فَإنَّكَ إن أُعْطِيتَها عَن غَيْرِ مسألَةٍ أُعنتَ عليها، وإن أُعطِيتَها عَن مسألةٍ وُكِلتَ إلَيْها، وإذَا حَلَفْتَ عَلى يَمِين، فرَأَيت غيرها خَيراً منهَا، فَأْتِ الذي هُو خيرٌ، وكفِّر عَن يَمينِكَ» متفقٌ عليه.

**674/1** ـ ئەبۇسەئىد ئابدۇراھمان ئىبنى سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا مۇنداق دېگەن: «ئى ئابدۇراھمان ئىبنى سەمۇرە! ھوقۇقدار بولۇشنى تەلەپ قىلما ھەققەتەن ھوقۇق تەلەپ قىلماستىن ھوقۇقدار قىلىنساڭ الله دىن ياردەم بېرىلىسەن. ئەگەر تەلەپ قىلىپ ھوقۇقدار قىلىنساڭ، ئۇ ھالدا بارلىق ئىشىڭ ئۆزەڭگە قالىدۇ (الله ياردەم قىلمايدۇ)،قاچان بىرەر ئىشتا قەسەم قىلساڭ، ئاندىن قەسەم قىلغان ئىشىڭدىن باشقا ئىشنى ياخشى دەپ بىلسەڭ، ئۇ ھالدا قەسىمىڭگە كاپارەت بېرىپ ياخشى كۆرگەن ئىشىڭنى قىل». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

675/2 ـ وعن أبي ذرٍ رضي اللّه عنه قال: قال لي رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يا أبا ذَر أرَاك ضعِيفاً، وإني أُحِبُّ لكَ ما أُحِبُّ لِنَفسي، لا تَأَمَّرنَّ على اثْنيْن ولا تولَّيَنَّ مال يتِيم» رواه مسلم.

**675/2** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا مۇنداق دېگەن: «ئى ئەبۇزەر! مەن سېنى ئاجىز دەپ كۆرىمەن. مەن ئۆز نەپسىم ئۈچۈن نېمىنى ياخشى كۆرسەم سەن ئۈچۈن شۇنى ياخشى كۆرىمەن، ئىككى ئادەمگە بولسىمۇ ھەرگىز

[1] سۈرە قەسەس83 ـ ئايەت

باشلىق بولما ۋە يېتىمنىڭ مىلىنىڭ مەسئۇلىيەتچانلىقىنى ئۈستۈڭگە ئالما. (ئىمانى ھەم ئۆزى كۈچلۈك بولۇپ ئىشلارنى توغرا بىر تەرەپ قىلىشقا كۆزى يەتكەن ئادەم بۇنىڭ سىرتىدا)» [مۇسلىمدىن]

676/3 ـ وعنه قال: قلت: يا رسول اللّه ألا تَستعمِلُني؟ فضَرب بيدِهِ على منْكبي ثُمَّ قال: «يا أبا ذَرٍّ إنَّكَ ضَعِيف، وإنَّهَا أمانة، وإنَّها يوم القيامَة خِزْيٌ ونَدَامةٌ، إلاَّ من أخَذها بحقِّها، وأدى الذي عليهِ فِيها» رواه مسلم.

676/3 ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ماڭا ئەمەل بەرمەملا؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۈرەمگە ئۇرۇپ تۇرۇپ: «ئى ئەبۇزەر! سەن ئاجىز، ئەمەلنىڭ ئۆزى بىر ئامانەت، ئۇنى ئۆز يولىدا ئېلىپ ئۆز يولىدا ئىشلەتكەن ئادەمدىن باشقىسىغا، قىيامەت كۈنى پۇشايمان ۋە نادامەت ئېلىپ كېلىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

677/4 ـ وعن أبي هُريرة رضي اللّه عنه أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إنَّكم ستحرِصون على الإمارةِ، وستَكُونُ نَدَامَة يوْم القِيامَةِ» رواهُ البخاري.

677/4 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر كەلگۈسىدە ئەمەلدارلىققا قىزىقىسىلەر ئۇ تېزلا قىيامەت كۈنى پۇشايمان ئېلىپ كېلىدۇ». [بۇخارىدىن]

## 82 ـ باب

## پادىشاھ، قازى ۋە باشقا ئەمەلدارلارنى ئۆزى ئۈچۈن ياخشى ياردەمچى تۇتۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش ۋە ئۇلارنى يامان دوست تۇتۇشتىن ۋە يامان كىشىلەرنىڭ پىكرىنى قوبۇل قىلىشتىن ئاگاھلاندۇرۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿الأَخِلاَّءُ يَوْمَئِذٍ بَعْضُهُمْ لِبَعْضٍ عَدُوٌّ إِلاَّ الْمُتَّقِينَ﴾ ﴿بۇ كۈندە دوستلار بىر ـ بىرىگە دۈشمەن بولىدۇ، پەقەت (خۇدالىق ئۈچۈن دوستلاشقان) تەقۋادارلا(ئۇنداق ئەمەستۇر)﴾[1].

678/1 ـ عن أبي سعيدٍ وأبي هريرة رضي اللّه عنهما أن رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَا بَعَثَ اللَّهُ مِن نبي، ولا استَخْلَف مِنْ خَلِيفَةٍ إلاَّ كَانَتْ لَهُ بِطَانَتَانِ: بِطَانَةٌ تَأْمُرُهُ بِالمَعْرُوفِ وَتحُضُّهُ عليه، وبِطَانَةٌ تَأْمُرُهُ بِالشَّرِّ وتحُضُّهُ عليهِ والمَعصُومُ من عَصَمَ اللَّهُ» رواه البخاري.

678/1 ـ ئەبۇسەئىد ۋە ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله بىرەر پەيغەمبەر ئەۋەتسە ياكى بىرەر خەلىپىنى ئورۇن باسار قىلسىلا ئەۋەتسىلا، ئۇنىڭغا ئىككى ھەمراھ بەرگەن بولۇپ، بىرى ياخشىلىققا بۇيرۇپ ئۇنىڭغا قىزىقتۇرسا، يەنە بىرى يامانلىققا بۇيرۇپ ئۇنىڭغا قىزىقتۇرىدۇ. يامان ئىشتىن ساقلىنىپ قالغان كىشى الله ساقلىغان كىشىدۇر». [بۇخارىدىن]

---

[1] سۈرە زۇخرۇف 67 ـ ئايەت

679/2 ـ وعن عائشة رضي اللَّه عنها قالتْ: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إذا أَرَادَ اللَّه بالأميرِ خيراً، جَعَلَ له وزيرَ صِدقٍ، إن نَسي ذكَّرهُ، وإِنْ ذَكَرَ أعَانَهُ، وَإذا أَرَاد بِهِ غَيرَ ذلك جعَلَ له وَزِيرَ سُوءٍ، إن نَسي لم يُذَكِّره، وإِنْ ذَكَرَ لم يُعِنْهُ». رواه أبو داود بإسناد جيدٍ على شرط مسلم.

679/2 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله بىرەر باشلىقنى ياخشىلىق قىلماقچى بولسا، ئۇنىڭغا بىر ياخشى ياردەمچى بېرىدۇ، ئەگەر باشلىق ئۇنتۇپ قالسا ياردەمچى سەمىگە سالىدۇ، ئەگەر باشلىقنىڭ ئېسىدە بولسا شۇ ئىشنى يۈرۈشتۈرۈشكە ياردەمچى ياردەم بېرىدۇ، ئەگەر الله تائالا باشلىقنى يامانلىقنى خالىسا ئۇنىڭغا يامان ياردەمچى بېرىدۇ، ئەگەر باشلىق ئۇنتۇپ قالسا ئۇ ئېسىگە سالمايدۇ، ئەگەر ئېسىدە بولسا شۇ ئىشنى يۈرۈشتۈرۈشكە ياردەمچى ياردەم بەرمەيدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 83 ـ باب

## پادىشاھلىق ياكى قازىلىق ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ھاكىمىيەت ئەمەللىرىنى تەلەپ قىلغان ياكى ئۇنىڭغا ھېرىسمەن بولۇپ تەمە قىلغان كىشىلەرنى سايلىماسلىق توغرىسىدا

680/1 ـ عن أبي موسى الأشعريِّ رضي اللَّه عنه قال: دخَلْتُ على النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أنَا وَرَجُلانِ مِنْ بني عَمِّي، فقال أَحَدُهُمَا: يا رسولَ اللَّه أمِّرنَا عَلى بعضِ مَا ولاَّكَ اللَّه، عزَّ وجلَّ، وقال الآخرُ مِثْلَ ذلكَ، فقال: «إنَّا واللَّه لا نُوَلِّي هذَا العَمَلَ أحداً سَأَلَه، أو أحَداً حَرَص عليه».

680/1 ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن ۋە تاغامنىڭ ئوغۇللىرىدىن ئىككى كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كىردۇق. ئۇلارنىڭ بىرى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! الله ئەززەۋەجەللە سېنى ئىگە قىلغان يەرلەرنىڭ بەزىسىگە بىزنى ۋالى قىلغىن؟ دېدى. يەنە بىرىمۇ شۇنداق دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەقىقەتەن الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بىز بۇ ئەمەلنى سورىغان ياكى ئۇنىڭغا ھېرىسمەن كىشىنى ئۇنىڭغا تەيىنلىمەيمىز» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 84 ـ باب

## ھايالىق بولۇش ۋە ئۇنىڭ پەزىلىتى، ئەدەب ـ ئەخلاقلىق ۋە قائىدە ـ يوسۇنلۇق بولۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش توغرىسىدا

681/1 ـ عن ابْنِ عُمَرَ رضي اللَّه عنهما أنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَرَّ عَلَى رَجُلٍ مِنَ الأَنْصَارِ وَهُوَ يَعِظُ أَخَاهُ في الحَيَاءِ، فَقَالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «دَعْهُ فإِنَّ الحياءَ مِنَ الإِيمانِ» متفقٌ عليه.

681/1 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، يول ئۈستىدە بىر ئەنسارى يەنە بىر كىشىگە ھاياسىز بىر ئىش ھەققىدە گەپ قىلىۋاتقاندا

پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام: «بولدى سۆزلىمە! ھايا قىلىش ئىماننىڭ جۈملىسىدىن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

682/2 ـ وعن عِمْران بن حُصَيْن، رضي اللَّه عنهما، قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الحياَءُ لا يَأْتي إلاَّ بِخَيْرٍ» متفق عليه. وفي رواية لمسلم: «الحَياءُ خَيْرٌ كُلُّهُ» أَوْ قَالَ: «الحَيَاءُ كُلُّهُ خَيْرٌ».

682/2 ـ ئىمران ئىبنى ھۇسەين رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھايا قىلىش پەقەت ياخشىلىقلا ئېلىپ كېلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس] مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە«ھايانىڭ ھەممىسى ياخشىلىقتا ئېلىپ كېلىدۇ» دېيىلگەن.

683/3 ـ وعن أبي هُريرة رضي اللَّه عنه، أنَّ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الإِيمَانُ بِضْع وسبْعُونَ، أَوْ بِضْعٌ وَسِتُّونَ شُعْبَةً، فَأَفْضَلُها قوْلُ لا إله إلاَّ اللَّه، وَأَدْنَاها إمَاطةُ الأَذَى عنَ الطَّرِيقِ، والحياءُ شُعْبَةٌ مِنَ الإيمَانِ» متفق عليه.

683/3 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىمان يەتمىش نەچچە ياكى ئاتمىش نەچچە شاخچىدىن تەركىب تاپقان، ئىماننىڭ ئەڭ يۇقىرىسى بولسا «بىر الله دىن باشقا ئىلاھ يوق» دېيىشتۇر. ئىماننىڭ ئەڭ تۆۋىنى بولسا، يول ئۈستىدىن كىشىلەرگە ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان نەرسىلەرنى ئېلىۋېتىشتۇر. ھايا قىلىش ئىماننىڭ بىر شاخچىسىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

684/4 ـ وعن أبي سعيد الخُدْرِيِّ رضي اللَّه عنه، قال: كان رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَشَدَّ حَيَاءَ مِنَ الْعَذْرَاءِ في خِدْرِهَا، فَإذَا رأى شَيْئاً يَكْرَهُهُ عَرَفْنَاهُ في وَجْهِهِ. متفقٌ عليه.

قال العلماءُ: حَقِيقَةُ الحَيَاء خُلُقٌ يبْعثُ على تَرْكِ الْقَبِيح، ويَمْنَعُ منَ التقْصير في حَقِّ ذِي الحَقِّ. ورَوَيْنَا عنْ أَبي الْقَاسم الجُنَيْدِ رَحمَهُ اللَّه قال: الحَيَاءُ رُؤيَةُ الآلاء أي: النِّعمِ ورؤْيةُ التَّقْصِيرِ. فَيَتَولَّدُ بيْنَهُمَا حالة تُسَمَّى حياءً.

684/4 ـ ئەبۇسەئىدىل خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تويي قىلمىغان ئۆزىنى دالدىغا ئالىدىغان قىزلاردىنمۇ بەك ھايالىق ئىدى. ئەگەر يامان كۆرىدىغان ئىشلارنى كۆرۈپ قالسا، بىز ئۇنىڭ چىراي ئىپادىسىدىن ھەممىنى چۈشىنەتتۇق. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئۆلىمالار: ھايانىڭ ماھىيىتى، ئەدەب ـ ئەخلاق يوسۇنىغا خىلاپ ئىشلارنى قىلماسلىققا ئۈندەيدىغان، كىشىلەرنى ھەقىقەتكە سەل قاراشدىن چەكلەيدىغان بىر خىسلەتتۇر ـ دەپ قارايدۇ.

## 85 ـ باب

## سىر ساقلاش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار،(قىيامەت كۈنى)ئەھدە ئۈستىدە(يەنى ئەھدىگە ۋاپا قىلغان ـ قىلمىغانلىق ئۈستىدە)ئەلۋەتتە سۇئال ـ سوراق قىلىنىسىلەر﴾[1].

685/1 ـ وعن أبي سعيد الخُدْرِيِّ رضي اللّه عنه قال: قال رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ مِنْ أشَرِّ النَّاسِ عِنْدَ اللّهِ مَنْزِلَة يَوْم الْقِيامَةِ الرَّجُل يُفضِي إلى المَرْأَةِ وَتُفضِي إلَيهِ ثُمَّ يَنْشُرُ سِرَّهَا» رواه مسلم.

**685/1** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى الله نىڭ دەرگاھىدا ئورنى ئەڭ ناچار بولىدىغان ئادەم ئەر ـ ئايال بىر يەردە بولۇپ ئۆزلىرىنىڭ سىرلىرىنى باشقىلارغا يايىغان ئادەمدۇر». [مۇسلىمدىن]

686/2 ـ وعن عبد اللّه بن عمر رضي اللّه عنهما أن عمر رضي اللّه عنه حين تَأَيَّمتْ بِنْتُهُ حفْصةُ قال: لقيتُ عُثْمَانَ بْنَ عَفَّان رضي اللّه عنه، فَعَرَضْتُ عليْهِ حفصة فَقلتُ: إنْ شِئتَ أنكَحْتُكَ حَفْصَةَ بِنْتَ عُمرَ؟ قال: سَأَنْظُرُ في أمْرِي فَلبِثْتُ ليَالِيَ، ثُمَّ لَقِيني، فقال: قد بدا لي أنْ لا أَتَزَوَّجَ يوْمي هذا، فَلَقِيتُ أبا بَكْرِ الصِّديقَ رضي اللّه عنه. فقلتُ: إن شِئْتَ أَنكَحْتُكَ حَفْصة بنْتَ عُمَر، فصمتَ أبو بكْر رضي اللّه عنه، فَلَمْ يرْجِعْ إليَّ شَيْئاً، فَكُنْتُ عَلَيْهِ أَوجَد مِنِّي على عُثْمانَ، فَلَبِثْتُ ليَالي، ثُمَّ خطَبهَا النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَأَنْكَحْتُهَا إيَّاهُ، فلَقِيَنِي أَبُو بكْرٍ فقال: لَعَلَّكَ وجَدْتَ عليَّ حِينَ عَرضْتَ عليَّ حفْصة فَلَمْ أَرْجِعْ إلْيَكَ شَيْئاً؟ فقلت: نَعمْ. قال: فإنهْ لمْ يَمْنعْني أنْ أَرْجِعَ إِلَيْكَ فيما عرضْتَ عليَّ الاَّ أَنِّي كُنْتُ عَلِمْتُ أنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ذَكرَها، فَلَمْ أَكُنْ لأفْشِي سِرَّ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ولوْ تَركَهَا النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لقَبِلْتُهَا، رواه البخاري.

**686/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قىزى ھەفسە تۇل قالغان چاغدا، ئۆمەر، ئوسمان ئىبنى ئاففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئۇچرىشىپ ئوسمانغا: خالىساڭ قىزىم ھەپسىنى ساڭا نىكاھلاپ بېرەي دېگەن. ئوسمان: مەن ئويلىنىپ باقاي دەپ نەچچە كۈندىن كېيىن مەن توي قىلماي دەپ ئويلىدىم دېگەن. ئۆمەر مۇنداق دەيدۇ: شۇنىڭ بىلەن مەن ئەبۇبەكرىگە خالىساڭ قىزىم ھەپسىنى ساڭا نىكاھلاپ بېرەي ـ دېدىم. ئەبۇبەكرى جاۋاپ بەرمەي جىم تۇرىۋالدى. مېنىڭ ئۇنىڭغا ئوسمانغا كەلگەن ئاچچىقىمدىنمۇ بەكراق ئاچچىقىم كەلدى . بىر نەچچە كۈندىن كېيىن ھەپسىگە پەيغەمبىرىمىز لايىق بولۇپ كەلدى. مەن ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ياتلىق قىلدىم. كېيىن ماڭا ئەبۇبەكرى ئۇچراپ: بەلكىم سەن ماڭا ھەپسىنى تونۇشتۇرغاندا مەن جاۋاپ بەرمىسەم ئاچچىقىڭ كەلگەندۇ دېدى. مەن: ھەئە، دېدىم. ئەبۇبەكرى: مېنىڭ ساڭا بىر نەرسە دېمەسلىكىمدىكى سەۋەب مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەپسىنىڭ گېپىنى قىلىپ قالغىنىنى بىلەتتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەخپىيەتلىكىنى ئاشكارىلاشنى ھەم خالىمايتتىم. مۇبادا پەيغەمبىرىمىز ھەفسە بىلەن توي قىلمىسا مەن چوقۇم ئۇنى قوبۇل قىلغان بولاتتىم، دېگەن. [بۇخارىدىن]

687/3– وعن عائشة رضي اللّه عنها قالتْ: كُنَّ أَزْواجُ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عنْدهُ، فَأَقْبلتْ فَاطِمَةُ رضي اللّه عنها تَمْشِي. مَا تَخْطِيءُ مِشْيتُهَا مِنْ مِشْيَةِ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم شَيْئاً، فَلَمَّا رآها

---

[1] سۈرە ئىسرا 34 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.

رَحَّبَ بها وقال: »مرْحباً بابنَتي» ثُمَّ أَجْلَسهَا عنْ يمِينِهِ أَوْ عنْ شِمالِهِ. ثُمَّ سارَّها فَبَكتْ بُكَاءً شديداً، فلَمَّا رَأى جَزَعَها سَارَّها الثَّانِيةَ فضَحِكَت، فقلت لهَا: خصَّك رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم من بيْنِ نِسائِهِ بالسَّرارِ، ثُمَّ أَنْتِ تَبْكِين؟ فَلَمَّا قَام رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم سأَلْتُهَا: ما قال لكِ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم؟ قالت: ما كُنْتُ لأُفْشِي على رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم سِرَّهُ. فَلَمَّا تُوُفِّيَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قلتُ: عَزَمْتُ عَلَيْكِ بِمَا لي عَلَيْكِ مِنَ الحَقِّ، لَمَا حدَّثْتِني ما قال لكِ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم؟ فقالتْ: أَمَّا الآنَ فَنعم، أَما حِين سَارَّني في المَرَّةِ الأولى فَأَخْبرني» أَنَّ جِبْرِيل كَان يُعارِضُهُ القُرْآن في كُلِّ سَنَةٍ مرَّة أَوْ مَرَّتَيْن، وأَنَّهُ عَارَضهُ الآنَ مرَّتَيْنِ، وإِني لا أُرَى الأَجَل إِلاَّ قدِ اقْتَرَب، فاتَّقِي اللَّه واصْبِرِي، فَإِنَّهُ نِعْم السَّلَف أَنَا لكِ» فَبَكَيْتُ بُكَائِيَ الذي رأَيْتِ، فَلَمَّا رَأَى جَزعِي سَارَّني الثَانِيةَ، فقال: «يَا فَاطمةُ أَما تَرْضِينَ أَنْ تَكُوني سيِّدَةَ نِسَاء المُؤْمِنِينَ، أَوْ سَيِّدَةَ نِساءِ هذهِ الأَمَّةِ؟» فَضَحِكتُ ضَحِكي الذي رأَيْتِ، متفقٌ عليه. وهذا لفظ مسلم.

**3/687** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرى ئۇنىڭ قېشىدا ئىدى، مۇشۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزى پاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا كىرىپ كەلدى. ئۇنىڭ يۈرۈش ـ تۇرۇشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۈرۈش ـ تۇرۇشى بىلەن ئوخشاش ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى كۆرۈپ: «كېلىڭ قىزىم، دەپ قىزغىن قارشى ئالدى ئاندىن ئۇنى ئوڭ تەرىپىدە ياكى سول تەرىپىدە ئولتۇرغۇزدى. دەسلەپتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىزى پاتىمە بىلەن پىچىرلاپ سۆزلەشتى، پاتىمەنىڭ كۆڭلى ناھايىتى يېرىم بولۇپ قاتتىق يىغلىۋەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىزىنىڭ كۆڭلىنىڭ ناھايىتى يېرىم بولغانلىقىنى كۆرۈپ، ئۇنىڭ بىلەن يەنە پىچىرلىشىپ سۆزلەشتى. ئاندىن ئۇ ناھايىتى قاتتىق كۈلۈپ كەتتى. مەن ئۇنىڭغا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللىرىنى قويۇپ سىز بىلەن مەخپىي سىرداشتى، ئاندىن سىز يىغلىدىڭىز دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چىقىپ كەتكەندىن كېيىن پاتىمەدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سىزگە نېمە دېدى دەپ سورىسام، پاتىمە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سىرىنى ھېچكىمگە ئېيتمايمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن، مەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سىزگە دەپ بەرگەن مەخپىيەتلىكنى ئەمدى دەپ بېرىشىڭىزنى ئۆتۈنۈپ سورايمەن دېدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزى پاتىمە: ھازىر دەپ بەرسەم بولىدۇ، دەسلەپتە مېنى خۇشال قىلغىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «پەرىشتە جىبرىئىل ھەر يىلى ماڭا قۇرئان كەرىمنى بىر ياكى ئىككى قېتىم ئوقۇپ بېرەتتى، لېكىن بۇ يىل ئىككى قېتىم ئوقۇپ بەردى، قارىغاندا مېنىڭ ھاياتىم ئاخىرلىشىپ قالغاندەك تۇرىدۇ، شۇڭلاشقا سىز الله دىن قورقۇڭ، تەقۋادارلىق قىلىڭ، سەۋرچان بولۇڭ، مەن سىزنىڭ ئالدىڭىزدا دۇنيادىن كۆز يۇمسام نېمە دېگەن ياخشى بولاتتى» دەپ پىچىرلاپ سۆزلەپ بەرگەندە مەن سىز كۆرگەندەك قاتتىق يىغلاپ كەتتىم. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنىڭ يىغلىغىنىمنى كۆرۈپ، ماڭا تەسەللىي بېرىپ: «قىزىم پاتىمە، سىز ئاخىرەتتە پۈتكۈل مۆمىن ئاياللارنىڭ ياكى مۇشۇ ئۈممەتنىڭ ئاياللىرىنىڭ خانىشى بولىسىز، بۇنىڭدىن خۇشال بولمامسىز؟» دەپ ئىككىنچى قېتىم پىچىرلاپ سۆزلەپ بەرگەندە، مەن سىز كۆرگەندەك يىغىدىن توختاپ كۈلۈپ كەتتىم، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

688/4 ـ وعن ثابتٍ عن أنس، رضي اللّه عنه قال: أَتى عليَّ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وأنا أَلْعبُ مع الْغِلْمانِ، فسلَّمَ عَلَيْنَا، فَبَعَثني في حاجة، فَأَبْطأْتُ على أُمِّي، فَلَمَّا جِئتُ قالت: ما حَبَسَكَ؟ فقلتُ: بَعَثَني رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لحَاجَةٍ، قالت: ما حَاجتهُ؟ قلت: إِنَّهَا سِرٌّ. قالتْ: لا تُخبِرَنَّ بسِرِ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أحداً. قال أَنَسٌ: واللّهِ لوْ حدَّثْتُ بِهِ أَحَداً لحدَّثْتُكَ بِهِ يَا ثابِت. رواه مسلم. وروى البخاري بَعْضَهُ مُخْتصراً.

688/4 ـ سابىتتىن، ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن كىچىك باللار بىلەن ئويناۋاتقان ۋاقتىمدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالدىمغا كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە سالام بەرگەندىن كېيىن، مېنى بىر ئىشقا بۇيرىدى، بۇ ئىش بىلەن ئانامنىڭ بۇيرىغان ئىشىنى كېچىكتۈرۈپ قويدۇم. مەن ئۆيگە قايتقاندىن كېيىن ئانام: سەن نېمە دەپ ئەمدى قايتىپ كەلدىڭ؟ دەپ سورىدى. مەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مېنى بىر ئىشقا بۇيرىغانلىقىنى ـ ئېيتتىم. ئانام: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا نېمە كېرەككەن؟ دېدى. مەن ئۇ بىر مەخپىيەتلىكتۇر، دېدىم. ئانام: ئۇنداقتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سىرىنى ھېچكىمگە ئېيتما دېدى. ئەنەس: ئى سابىت: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەگەر ئۇ سىرنى بىرسىگە دەيدىغان بولسام ئەلۋەتتە ساڭا دەپ بېرەتتىم دېدى. [مۇسلىمدىن]

## 86 ـ باب

### ئەھدىگە ۋاپا قىلىش، ۋەدىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش كېرەكلىكى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَأَوْفُوا بِالْعَهْدِ إِنَّ الْعَهْدَ كَانَ مَسْؤُولاً﴾ ﴿ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار، (قىيامەت كۈنى) ئەھدە ئۈستىدە (يەنى ئەھدىگە ۋاپا قىلغان ـ قىلمىغانلىق ئۈستىدە)ئەلۋەتتە سوئال ـ سوراق قىلىنىسىلەر﴾[1] ﴿وَأَوْفُوا بِعَهْدِ اللَّهِ إِذَا عَاهَدْتُمْ﴾ ﴿سىلەر ئەھدە تۈزۈشكەنلىرىڭلاردا، الله نىڭ ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار﴾[2].

﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا أَوْفُوا بِالْعُقُودِ﴾ الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى مۆمىنلەر! ئەھدىلەرگە (يەنى الله بىلەن سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى ۋە سىلەرنىڭ ئۆز ئاراڭلاردىكى ئەھدىلەرگە) ۋاپا قىلىڭلار﴾[3].

﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لِمَ تَقُولُونَ مَا لا تَفْعَلُونَ،كَبُرَ مَقْتاً عِنْدَ اللَّهِ أَنْ تَقُولُوا مَا لا تَفْعَلُونَ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! سىلەر نېمە ئۈچۈن قىلمايدىغان ئىشنى قىلىمىز دەيسىلەر؟ (يەنى ئەمەلدە سىلەر قىلمايدىغان ياخشى ئىشلارنى نېمە ئۈچۈن ئاغزىڭلاردا قىلىمىز دەيسىلەر؟) سىلەرنىڭ قىلمايدىغان ئىشنى (قىلىمىز) دېيىشىڭلار الله نىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ئۆچ (كۆرۈلىدىغان نەرسىدۇر)﴾[4].

689/1 ـ عن أبي هريرة رضي اللّه عنه، أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «آيَةُ الْمُنَافِقِ ثَلاثٌ: إذا حَدَّث كَذَب، وإذا وَعدَ أخلَف، وإذا اؤْتُمِن خَانَ» متفقٌ عليه.

---
[1] سۈرە بەنى ئىسرائىل 34 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] سۈرە نەھل 91 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى
[3] سۈرە مائىدە 1 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى
[4] سۈرە نەھل 91ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

زاد في روايةٍ لمسلم: «وإنْ صَامَ وصَلَّى وَزَعَمَ أَنَّهُ مسلِمٌ».

689/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنهۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇناپىقلىقنىڭ ئالامىتى ئۈچ خىل بولىدۇ. ❶ سۆزلىسە يالغان سۆزلەيدۇ. ❷ ۋەدە قىلسا خىلاپلىق قىلىدۇ. ❸ ئىشەنچىلىك دەپ قارالسا خىيانەت قىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس] مۇسلىمنىڭ رىۋايىتىدە: «ئۇلار گەرچە ناماز ئوقۇپ، روزا تۇتۇپ ئۆزلىرىنى مۇسۇلمان دەپ ئاتىۋالغان بولسىمۇ» دېگەن سۆز ئارتۇق رىۋايەت قىلىنغان.

690/2 ـ وعن عبدِ اللَّهِ بن عمرو بن العاص رضي اللَّه عنهما، أَنَّ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «أَرْبع مِنْ كُنَّ فِيهِ كَانَ مُنَافِقاً خَالِصاً. ومنْ كَانَتْ فِيه خَصْلَةٌ مِنْهُنَّ كانَتْ فِيهِ خَصْلَة مِن النِّفاقِ حَتَّى يَدَعَهَا: إذا اؤْتُمِنَ خَانَ، وإذَا حدَّثَ كذَبَ، وَإذا عَاهَدَ غَدَرَ، وَإذا خَاصَمَ فَجَرَ» متفقٌ عليه.

690/2 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنهۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمدە بۇ تۆت خىل سۈپەت تېپىلسا ئۇ ھەقىقىي مۇناپىقتۇر. كىمدە شۇ سۈپەتلەرنىڭ بىرەرى تېپىلسا ئۇ ئۇنى تاشلىغانغا قەدەر ئۇنىڭدا مۇناپىقلىقنىڭ بىر سۈپىتى تېپىلىدۇ. ❶ ئىشەنچىلىك دەپ قارالسا خىيانەت قىلىدۇ. ❷ سۆزلىسە يالغان سۆزلەيدۇ. ❸ ۋەدە قىلسا خىلاپلىق قىلىدۇ. (4) ـ مۇنازىرىلەشكەندە ئاغزىنى بۇزۇپ تىللايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

691/3 ـ وعن جابرٍ رضي اللَّه عنه قال: قال لي النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لو قدْ جاءَ مالُ الْبَحْرَيْن قد أَعْطَيْتُكَ هكَذا وهكذا وَهَكَذا» فَلَمْ يَجيءْ مالُ الْبحْرَيْنِ حَتَّى قُبِضَ النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَلَمَّا جَاءَ مَالُ الْبَحْرَيْن أَمَرَ أَبُو بَكْرٍ رضي اللَّه عنه فَنَادى: مَنْ كَانَ لَهُ عنْدَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عِدَةٌ أَوْ دَيْنٌ فَلْيَأْتِنَا. فَأَتَيْتُهُ وقُلْتُ لَهُ: إنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال لي كَذَا وكَذا، فَحثَى لي حَثْيَةً، فَعدَدْتُها، فَإذا هِي خَمْسُمِائَةٍ، فقال لي: خُذْ مِثْلَيْهَا. متفقٌ عليه.

691/3 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنهۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «بەھرەيندىن يىغىلغان پۇللار ئېلىپ كېلىنسە، مەن ساڭا مۇشۇنچىلىك، مۇشۇنچىلىك، مۇشۇنچىلىك تەقسىم قىلىپ بېرىمەن» دەپ قولى بىلەن ئىشارەت قىلدى. بىراق، بۇ پۇللار ئېلىپ كېلىنمەستىنلا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالەمدىن ئۆتتى. بۇ پۇللار ئېلىپ كېلىنگەندىن كېيىن، ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ ئادەم تەيىنلەپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىدا، كىمگە بىرەر ۋەدە بەرگەن بولسا ياكى ئۇنىڭدىن قەرز ئالغان بولسا ئۇنىڭ كېلىپ ئېلىۋېلىشىنى ئۇقتۇردى. مەن بېرىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا پۇل بەرمەكچى بولغانلىقى توغرىسىدىكى ئەھۋالنى ئېيتتىم. ئەبۇبەكرى ماڭا بىر ئۇچۇم پۇلنى بەردى. مەن سانىسام بەش يۈز تەڭگە چىقتى. مۆمىنلەرنىڭ خەلىپىسى ئەبۇبەكرى ماڭا: سەن يەنە ئىككى ھەسسە ئالغىن، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 87 ـ باب

## ئادەتلەنگەن ئىشنى داۋاملاشتۇرۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّ اللَّهَ لا يُغَيِّرُ مَا بِقَوْمٍ حَتَّى يُغَيِّرُوا مَا بِأَنْفُسِهِمْ﴾ ﴿ھەرقانداق بىر قەۋم ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزى ئۆزگەرتمىگىچە (يەنى الله نىڭ بەرگەن نېمەتلىرىگە تۇزكورلۇق قىلىپ گۇناھلارغا چۆممىگىچە) الله ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ (يەنى الله ئۇلارغا بەرگەن نېمەت، خاتىرجەملىك ۋە ئىززەت ـ ھۆرمەتنى ئېلىپ تاشلىمايدۇ)﴾[1] ﴿وَلا تَكُونُوا كَالَّتِي نَقَضَتْ غَزْلَهَا مِنْ بَعْدِ قُوَّةٍ أَنْكَاثاً﴾ ﴿سىلەر پىششىق ئىگىرگەن يىپىنى چۇۋۇپ پارچە ـ پارچە قىلىۋەتكەن خوتۇندەك بولماڭلار[2]﴾[3].

وقال تعالى: ﴿وَلا يَكُونُوا كَالَّذِينَ أُوتُوا الْكِتَابَ مِنْ قَبْلُ فَطَالَ عَلَيْهِمُ الْأَمَدُ فَقَسَتْ قُلُوبُهُمْ﴾ ﴿ئۇلار (مۆمىنلەر)، ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدى ۋە ناسارالار) دەك بولمىسۇن، (ئۇلار بىلەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئارىلىقىدىكى) زاماننىڭ ئۇزىرىشى بىلەن ئۇلارنىڭ دىللىرى قېتىپ كەتتى، ئۇلارنىڭ نۇرغۇنى الله نىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچىلاردۇر﴾[4] ﴿فَمَا رَعَوْهَا حَقَّ رِعَايَتِهَا﴾ ﴿لېكىن ئۇلار ئۇنىڭغا لايىق دەرىجىدە ئەمەل قىلمىدى﴾[5].

692/1 ـ وعن عبد اللَّه بن عمرو بن العاص رضي اللَّه عنهما قال: قال لي رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يا عبْدَ اللَّه، لا تَكُنْ مِثل فُلانٍ، كَانَ يقُوم اللَّيْلَ فَترك قِيَامَ اللَّيْل.» متفقٌ عليه.

692/1 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمىر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا مۇنداق دېگەن: «ئى ئابدۇللاھ! سەن دەسلىپىدە ھەركۈنى كېچىسى ناماز ئوقۇيدىغان، كېيىن كېچىسى ناماز ئوقۇشنى تاشلىۋېتىدىغان پالانى كىشىلەردەك بولما». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 88 ـ باب

## ياخشى سۆز قىلىش ۋە بىرسى بىلەن ئۇچراشقاندا ئوچۇق ـ يورۇق بولۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَاخْفِضْ جَنَاحَكَ لِلْمُؤْمِنِينَ﴾ ﴿مۆمىنلەرگە كەمتەر بولغىن﴾[6] ﴿وَلَوْ كُنْتَ فَظّاً غَلِيظَ الْقَلْبِ لانْفَضُّوا مِنْ حَوْلِكَ﴾ ﴿ئەگەر قوپال، باغرى قاتتىق بولغان بولساڭ، ئۇلار چۆرەڭدىن تارقاپ كېتەتتى﴾[7].

693/1 ـ عَنْ عديِّ بن حَاتِمٍ رضي اللَّه عنه قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اتَّقُوا النَّارَ وَلَوْ بِشِقِّ تَمْرَةٍ فَمَنْ لَمْ يجِدْ فَبِكَلِمَةٍ طَيِّبَةٍ» متفقٌ عليه.

1/693 ـ ئەدىي ئىبنى ھاتەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر يېرىم خورمىچىلىك نەرسە سەدىقە قىلىپ بولسىمۇ دوزاختىن

[1] سۈرە رەئد 11 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] بۇ قەسەم ئىچىپ چىڭ ئەھدە قىلىشقاندىن كېيىن ئۇز ئەھدىنى بۇزغان ئادەمنىڭ مىسالىدۇر.
[3] سۈرە نەھل 92 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى
[4] سۈرە ھەدىد 16 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى
[5] سۈرە ھەدىد 27 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى
[6] سۈرە ھىجىر 88 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى
[7] سۈرە ئال ئىمران 159 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

ساقلىنىڭلار، ئەگەر خورمىچىلىك نەرسىمۇ بولمىسا، ياخشى سۆز قىلىش ئارقىلىق دوزاختىن ساقلىنىڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

694/2 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه أن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: والكلِمةُ الطَّيِّبَةُ صدَقَةٌ» متفقٌ عليه. وهو بعض حديث تقدم بطولِه.

2/694 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ياخشى سۆز قىلىشنىڭ ئۆزىمۇ بىر سەدىقە». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

695/3 ـ وعن أبي ذَرٍّ رضي اللّه عنه قال: قال لي رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَحْقِرَنَّ مِنَ المعْرُوفِ شَيْئاً، وَلَوْ أَنْ تَلْقَى أَخَاكَ بِوَجْهٍ طَلِيقٍ» رواه مسلم.

695/3 ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر قانداق ياخشى ئەمەلنى كىچىك سانىما، ھەتتاكى مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىڭ بىلەن ئۆچۇق يۈزلۈك ھالدا ئۇچرىشىشىڭمۇ ياخشى ئەمەل ھېسابلىنىدۇ». [مۇسلىمدىن]

## 89 ـ باب

## سۆزنى قارشى تەرەپكە ئېنىق چۈشەندۈرۈش زۆرۈر بولغاندا، ئۇ ئۆچۈق بايان قىلىش ۋە تەكرارلاش توغرىسىدا

696/1 ـ عن أنس رضي اللّه عنه أن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ إذا تَكَلَّمَ بِكَلِمَةٍ أعَادها ثَلاثاً حَتَّى تُفْهَمَ عَنهُ، وإذا أَتَى عَلى قَوْمٍ فَسَلَّمَ عَلَيْهِمْ سَلَّمَ علَيْهِمْ ثَلاثاً. رواه البخاري.

696/1 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۆزلىگەندە چۈشىنىشلىك بولۇشى ئۈچۈن، ئۆز سۆزىنى ئۈچ قېتىم تەكرارلايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جامائەت بىلەن ئۇچراشقان ۋاقىتتا، ئۇلارغا «ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم» دەپ ئۈچ قېتىم سالام بېرەتتى. [بۇخارىدىن]

697/2 ـ وعن عائشة رضي اللّه عنها قالت: كان كلامُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كلاماً فَصْلاً يفْهَمُهُ كُلُّ مَن يَسْمَعُهُ. رواه أبو داود.

2/697 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناھايىتى ئېنىق سۆزلەيتتى. ئاڭلىغانلا ئادەم ئۇنى چۈشىنەلەيتتى. [ئەبۇداۋۇد تىن]

## 90 ـ باب

## ھەمراھى ھارامغا دائىر سۆزنى قىلمىسىلا ئۇنىڭ سۆزىنى قۇلاق سېلىپ ئاڭلاش ۋە سورۇنغا ھازىر بولغان ئالىمنىڭ تەبلىغىنى پۈتۈن زېھنىنى يىغىپ ئاڭلاش توغرىسىدا

698/1 ـ عن جَرير بن عبدِ اللّه رضي اللّه عنه قال: قال لي رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في حجَّةِ الْوَدَاع: «اسْتَنْصِتِ النَّاسَ» ثمَّ قال: «لا ترْجِعُوا بعْدِي كُفَّاراً يضْرِبُ بَعْضُكُمْ رِقَاب بَعْضٍ» متفقٌ عليه.

698/1 ـ جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ۋىدالىشىش ھەججىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «سەن كىشىلەرنى كۆڭۈل قويۇپ ئاڭلاشقا دەۋەت قىلغىن» دېدى ئاندىن كۆپچىلىككە قاراپ: «مەن ئاللاھ نىڭ دەرگاھىغا كەتكەندىن كېيىن، سىلەر ئېچكى ئۇرۇش قىلىش ئارقىلىق كوپۇرلۇققا قايتماڭلار»دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 91 ـ باب

## يىغىنچاق ۋەز ـ نەسىھەت قىلىشتا ئوتتۇراھال يول تۇتۇش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ادْعُ إِلَى سَبِيلِ رَبِّكَ بِالْحِكْمَةِ وَالْمَوْعِظَةِ الْحَسَنَةِ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ يولىغا (يەنى ئىسلام دىنىغا) ھېكمەتلىك ئۇسلۇبتا ياخشى ۋەز ـ نەسىھەت بىلەن دەۋەت قىلغىن﴾[1].

699/1 ـ عن أبي وائِلٍ شَقِيقِ بنِ سَلَمَةَ قال: كَانَ ابْنُ مسْعُودٍ رضي اللّه عنه يُذكِّرُنَا في كُل خَمِيسٍ مرة، فَقَالَ لهُ رَجُلٌ: يَا أَبَا عبْدِ الرَّحْمنِ لوددْتُ أَنَّكَ ذَكَّرْتَنَا كُلَّ يَوْمٍ، فقال: أما إِنَّهُ يَمنعني مِنْ ذلكَ أني أَكْرَهُ أَنْ أُمِلَّكُمْ وإِنِّي أَتخَوَّلُكُمْ بالموْعِظةِ، كَما كَانَ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَتَخَوَّلُنَا بها مَخافَةَ السَّآمَةِ علَيْنَا. متفقٌ عليه.

699/1 ـ ئەبۇۋائىل شەقىق ئىبنى سەلەمەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىزگە ھەر پەيشەنبە كۈنى ماڭا بىر قېتىم ۋەز ـ نەسىھەت قىلاتتى. بەزى كىشىلەر: ئى ئىبنى مەسئۇد! بىزگە ھەركۈنى ۋەز ـ نەسىھەت قىلساڭ نېمە دېگەن ياخشى بولاتتى ـ ھە! دېگەندە، ئىبنى مەسئۇد: مەن سىلەرنىڭ زېرىكىپ قېلىشىڭلاردىن ئەنسىرەيمەن، شۇڭا ئارىلاپ ـ ئارىلاپ سۆزلەيمەن، ئەينى ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامۇ بىزلەرنىڭ زېرىكىپ قېلىشىمىزدىن ئەنسىرەپ، ئارىلاپ ـ ئارىلاپ سۆزلەيتتى. دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

700/2 ـ عن أبي الْيَقظان عَمَّار بن ياسر رضي اللّه عنهما قال: سمِعْتُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «إِنَّ طُولَ صلاةِ الرَّجُلِ، وَقِصر خُطْبَتِه، مِئَنَّةٌ مِنْ فقهِهِ. فَأَطِيلوا الصَّلاةَ، وَأَقْصِروا الخُطْبَةَ» رواه مسلم.

700/2 ـ ئەبۇيەقزان ئەممار ئىبنى ياسىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ئالىم كىشى ۋەز ـ نەسىھەت ۋاقتىنى قىسقارتىپ، ناماز ۋاقتىنى ئۇزارتىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن، سىلەر ناماز ئىچىدە ئۇزۇن ۋاقىت تۇرۇڭلار، ۋەز ـ نەسىھەتنى قىسقا ۋە ئىخچام قىلىڭلار!». [مۇسلىمدىن]

[1] سۈرە نەھل 125 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى

701//3 ـ عن مُعاويةَ بنِ الحَكم السُّلَميِّ رضي اللَّه عنه قال: «بينا أنا أصَلّي مَع رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، إذْ عطسَ رجُلٌ مِنْ القَوْمِ فَقُلْتُ: يرْحَمُكَ اللَّه، فَرَماني القوم بابصارِهمْ، فقلت: وا ثكل أُمَّيَاه ما شأنكم تنظرون إليَّ؟ فجعلوا يضربون بأيديهم على أفخاذهم فلما رأيتهم يُصَمِّتُونني لكني سكت، فَلَمَّا صلى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَبابي هُوَ وأُمّي، مَا رَأَيْتُ مُعَلِّماً قَبْله وَلا بَعْدَه أحْسنَ تَعْلِيماً مِنْه، فَوَاللَّه ما كَهَرنَي ولا ضَرَبَني وَلا شَتَمَني، قال: «إنَّ هَذِهِ الصَّلاةَ لا يَصْلُحُ فيها شَيءُ مِنْ كَلامِ النَّاسِ، إنَّمَا هِيَ التَّسْبِيحُ والتَّكْبِيرُ، وقرَاءَةُ الْقُرآنِ» أو كما قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. قلت: يا رسول اللَّه، إني حديث عهْدٍ بجَاهِلية، وقدْ جاءَ اللَّه بِالإسْلامِ، وإنَّ مِنَّا رجالاً يَأْتُونَ الْكُهَّانَ؟ قال: «فَلا تأْتِهِمْ» قلت: وَمِنَّا رجال يَتَطيَّرونَ؟ قال: «ذَاكَ شَيْءٌ يَجِدونَه في صُدورِهِم، فَلا يصُدَّنَّهُمْ» رواه مسلم.

**701//3** ـ مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ناماز ئوقۇۋاتاتتۇق، تۇساتتىن كىشىلەر ئارىسىدىن بىر كىشى چۈشكۈردى، مەن: الله ساڭا رەھمەت قىلسۇن! دېدىم. بۇ ۋاقىتتا ھەممە كىشى ماڭا قارىدى. مەن: مەن نېمە ئىش قىلدىم، نېمىشقا سىلەر ماڭا بۇنداق قارايسىلەر؟ دېسەم، ئۇلار قوللىرىنى يوتىلىرىغا ئۇرۇپ كەتتى. مەن ئۇلارنىڭ مېنى جىم تۇر دەۋاتقانلىقىنى ھېس قىلىپ، ئارتۇق سۆز قىلمىدىم. مەن ھاياتىمدا پەيغەمبەر ئۇنىڭدىنمۇ ئېسىل ئوقۇتقۇچىنى ئۇچراتقان ئەمەسمەن ئاتا- ئانام ئۇنىڭ ئۇچۇن پىدا بولسۇن الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇ نامازنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن مېنى ئەيىپلىمىدى ، يا تىللىمىدى، يا ئۇرمىدى. بەلكى ماڭا بەلكى ماڭا: «بۇ ناماز ۋاقتى، نامازنىڭ ئىچىدە قالايمىقان سۆزلەشكە بولمايدۇ، نامازدا پەقەت سۇبھانەللا، ئەلھەمدۇلىللا دېيىش ۋە قۇرئان ئايەتلىرىنى تىلاۋەت قىلىش كېرەك» دېدى.

مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئىسلامغا يېڭى كىردىم، ھازىر بولسا ئىسلام دەۋرى، بىزنىڭ ئىچىمىزدە پالچىلارغا پال سالدۇرىدىغانلار بار ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «سەن ھەرگىز پال سالغۇزما!» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىزنىڭ ئىچىمىزدە بەزى ئىشلاردىن شۇم پال[1] ئالىدىغانلار بار ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ بولسا ئۇلاردىكى بىر خىل روھىي ھالەت تەسىرى، ئەمەلىيەتتە بولسا، ئۇ ئىشلار ھەرگىزمۇ بالا ـ قازانى يوقۇتۇپ، ياخشىلىقنى كەلتۈرۈپ بېرەلمەيدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

702/4 ـ وعن العِرْباض بن سَاريةَ رضي اللَّه عنه قال: وَعظَنَا رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَوْعِظَةً وَجِلَتْ مِنهْا القُلُوب. وَذَرِفَتْ مِنْها العُيُون وَذَكَرَ الحديثَ، وَقدْ سَبَق بِكَمالِهِ في باب الأمر بالمُحافَظةِ على السُّنَّةِ، وذَكَرْنَا أنَّ التِّرْمِذيَّ قال إنه حديث حسنٌ صحيحٌ.

**702/4** ـ ئىرباز ئىبنى سارىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ناھايىتى تەسىرلىك بىر نەسىھەت قىلدىكى، ئۇنىڭدىن قەلبلىرىمىز تىترەپ كەتتى. كۆزلىرىمىزدىن ياش تۆكۈلدى. [تىرمىزىدىن]

92 ـ باب

[1] خۇددى كىشلەرنىڭ قاغىدىن شۇم پال ئالغىنىغا ئوخشاش ئىشلار.

تەمكىنلىك ۋە ئېغىر ـ بېسىقلىق توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَعِبَادُ الرَّحْمَنِ الَّذِينَ يَمْشُونَ عَلَى الأَرْضِ هَوْناً وَإِذَا خَاطَبَهُمُ الْجَاهِلُونَ قَالُوا سَلاماً﴾ ﴿مەرھەمەتلىك الله نىڭ (ياخشى كۆرىدىغان) بەندىلىرى زېمىندا ئۆزلىرىنى تۆۋەن تۇتۇپ تەمكىنلىك بىلەن ماڭىدۇ، نادانلار ئۇلارغا (ياقتۇرمايدىغان)سۆزقىلسا، ئۇلار: «سىلەرگە ئامانلىق تىلەيمىز» دەيدۇ (يەنى گۇناھ بولمايدىغان سۆزلەرنى قىلىدۇ)﴾[1].

703/1 ـ وعن عائشة رضي اللّه عنها قالت: مَا رَأَيْتُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مُسْتَجْمِعاً قَطُّ ضَاحِكاً حتَّى تُرى مِنه لَهَوَاتُه، إنَّما كانَ يَتَبَسَّمُ. متفقٌ عليه.

**703/1** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەزەلدىنلا ئۇستىنكى تاڭلىيى كۆرۈنگىدەك دەرىجىدە ئاغزىنى ئېچىپ قاقاقلاپ كۈلمەيتتى، پەقەتلا كۈلۈمسىرەپ قوياتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 93 ـ باب

## ناماز ئوقۇشقا، ئىلىم ئېگەللەشكە ۋە باشقا ئىبادەتلەرنى قىلىشقا كەلگەن ۋاقىتتا تەمكىنلىك ۋە ئېغىر ـ بېسىقلىقنى ساقلاش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَنْ يُعَظِّمْ شَعَائِرَ اللَّهِ فَإِنَّهَا مِنْ تَقْوَى الْقُلُوبِ﴾ ﴿ئىش مانا شۇنداق،كىمكى دىنىي ئىشلارنى ئۇلۇغلايدىكەن، بۇ، دىللارنىڭ تەقۋادارلىقىدۇر﴾[2].

704/2 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه قال: سمعتُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «إذا أُقِيمَتِ الصَّلاة، فَلا تَأْتُوهَا وأَنْتُم تَسْعَوْنَ، وأْتُوهَا وَأَنْتمْ تَمْشُونَ، وعَلَيكم السَّكِينَة، فَما أَدْرَكْتُمْ فَصَلُّوا، وَمَا فَاتَكُمْ فَأَتِمُّوا» متفقٌ عليه.

زاد مسلم في رواية له: «فَإِنَّ أَحدَكُمْ إذا كانَ يعمِدُ إلى الصلاةِ فَهُوَ في صلاةٍ».

**2/704** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «نامازغا تەكبىر ئېيتىلغان ۋاقىتتا، نامازغا يۈگۈرگەن ھالەتتە كەلمەڭلار، بەلكى ئالدىرىماي، تەمكىن ھالەتتە كېلىڭلار، نەچچە رەكئەت نامازغا ئۈلگۈرەلىسەڭلار، شۇنچە رەكئەت ئوقۇڭلار، ئۈلگۈرەلمىگەن نامىزىڭلارنى تولۇقلىۋالساڭلار بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «ناماز ئوقۇشقا نىيەت قىلىپ ماڭغان كىشى، نامازنىڭ ئىچىدە ھېساپلىنىدۇ» دېگەن سۆز ئارتۇق رىۋايەت قىلىنغان.

[1] سۈرە فۇرقان 63 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە ھەج 32 ـ ئايەت.

705/3 ـ وعن ابن عباس رضي اللّه عنهما أنَّهُ دَفَعَ مَعَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَوْمَ عرفَةَ فَسَمع النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَرَاءه زَجْراً شَديداً وَضَرْباً وَصوْتاً للإبلِ، فَأَشار بِسَوْطِهِ إِلَيْهِمْ وقال: «أَيُّهَا النَّاسُ عَلَيْكُمْ بِالسَّكِينَةِ فَإِنَّ الْبِرَّ لَيْسَ بِالإِيضَاعِ» رواه البخاري، وروى مسلم بعضه.

**705/3** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئارافات كۈنى مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە قايتقان ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەينى تەرەپتىن چىققان ۋارقىرىغان، تۆگىلەرنى ھەيدىگەن ئاۋازلارنى ئاڭلاپ، قامچىسى بىلەن كىشىلەرگە ئىشارەت قىلىپ تۇرۇپ: «ئى ئىنسانلار، تىنچلىقنى ساقلاڭلار! ئالدىراڭغۇلۇق ياخشىلىق ئەمەس» دېدى. [بۇخارىدىن]

## 94 ـ باب

## مېھمانلارنى ياخشى كۈتۈش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿هَلْ أَتَاكَ حَدِيثُ ضَيْفِ إِبْرَاهِيمَ الْمُكْرَمِينَ إِذْ دَخَلُوا عَلَيْهِ فَقَالُوا سَلاماً قَالَ سَلامٌ قَوْمٌ مُنْكَرُونَ فَرَاغَ إِلَى أَهْلِهِ فَجَاءَ بِعِجْلٍ سَمِينٍ فَقَرَّبَهُ إِلَيْهِمْ قَالَ أَلا تَأْكُلُونَ﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد!) ساڭا ئىبراھىمنىڭ ھۆرمەتلىك مېھمانلىرىنىڭ خەۋىرى يەتتىمۇ؟ ئۆزۋاقتىدا ئۇلار ئىبراھىمنىڭ يېنىغا كىرىپ «سالام» دېدى. ئىبراھىم سالامنى ئىلىك ئالدى. (ئىچىدە) ناتونۇش ئادەملەرغۇ؟ دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئاستا ئائىلىسىگە چىقىپ (پىشۇرۇلغان) بىر سېمىز موزاينى ئېلىپ كىرىپ ئۇلارنىڭ ئالدىغا قويۇپ: «يېمەمسىلەر؟» دېدى﴾[1] ﴿وَجَاءَهُ قَوْمُهُ يُهْرَعُونَ إِلَيْهِ وَمِنْ قَبْلُ كَانُوا يَعْمَلُونَ السَّيِّئَاتِ قَالَ يَا قَوْمِ هَؤُلاءِ بَنَاتِي هُنَّ أَطْهَرُ لَكُمْ فَاتَّقُوا اللَّهَ وَلا تُخْزُونِ فِي ضَيْفِي أَلَيْسَ مِنْكُمْ رَجُلٌ رَشِيدٌ﴾ ﴿لۇتنىڭ قەۋمى ئۇنىڭ قېشىغا ئالدىراپ كېلىشتى، ئۇلار بۇرۇنلا يامان ئىشلارنى قىلاتتى(يەنى لىۋاتەت قىلاتتى). لۇت ئېيتتى: «ئى قەۋمىم! مېنىڭ بۇ قىزلىرىم سىلەرگە ئەڭ پاكتۇر، الله دىن قورقۇڭلار، مېھمانلىرىم ئۈستىدە مېنى رەسۋا قىلماڭلار، ئاراڭلاردا قەبىھ ئىشتىن توسىدىغان بىرەر كاللىسى جايىدا ئادەم يوقمۇ؟﴾[2].

706/1 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه أنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ كَانَ يُؤمِنُ بِاللَّه واليَوم الآخِرِ فَلْيُكرِمْ ضَيفَهُ، وَمَنْ كَانَ يُؤمِنُ بِاللَّه واليوم الآخِرِ فليصِلْ رَحِمَهُ، وَمَنْ كَانَ يؤمِنُ بِاللَّه وَاليومِ الآخِرِ فَلْيَقلْ خَيْراً أَوْ لِيَصْمُتْ» متفقٌ عليه.

**706/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى الله ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن، ئۇ مېھماننى ھۆرمەت قىلسۇن! كىمكى الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن، ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا ياخشىلىق قىلسۇن! كىمكى الله ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن، ئۇ ياخشى گەپ قىلسۇن ياكى جىم تۇرسۇن!». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

[1] سۈرە زارىيات 24 ـــ 27 ـ ئايەتكىچە.
[2] سۈرە ھۇد 78 ـ ئايەت.

707/2 ـ وعن أبي شُرَيْح خُوَيلدِ بن عمرو الخُزَاعِيِّ رضي اللّه عنه قال: سَمِعتُ رسول اللّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «مَنْ كان يؤمِنُ باللّه واليومِ الآخِرِ فَلْيُكرمْ ضيفَهُ جَائِزَتَهُ» قالوا: وما جَائِزَتُهُ يا رسول اللّه؟ قال: «يَومُه وَلَيْلَتُهُ. والضِّيَافَةُ ثَلاثَةُ أَيَّام، فما كان وَرَاءَ ذلكَ فهو صَدَقَة عليه» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ لمسلم: «لا يحِلُّ لِمُسلمٍ أن يُقِيم عند أَخِيهِ حتى يُؤْثِمَهُ» قالوا: يا رسول اللّه. وكَيْف يُؤْثِمُهُ؟ قال: «يُقِيمُ عِنْدَهُ وَلَا شَيءَ لَهُ يَقْرِيهِ بِهِ».

707/2 ـ ئەبۇشۇرەيھ خۇزائىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كىمكى الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن، ئۇ مېھماننى مۇكاپىتى بىلەن كۈتسۇن» بۇنى ئاڭلىغان ساھابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مۇكاپىتى بىلەن كۈتۈشلىش قانداق بولىدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۇكاپىتى بىلەن كۈتۈش بىر كېچە ـ كۈندۈز ئالاھىدە كۈتۈشتۇر، مېھمان ئۈچ كۈن كۈتىلىدۇ. ئەگەر مېھمان كۈتۈش ئۈچ كۈندىن ئېشىپ كەتسە، سەدىقە بەرگەنلىك بولىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلگەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىر مۇسۇلمان ئۆزىنىڭ قېرىندىشىنىڭ ئۆيىدە ئۇزۇن تۇرۇپ، قېرىندىشىنى گۇناھكار قىلىپ قويمىسۇن» دېدى. ساھابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇنى قانداق گۇناھكار قىلىپ قويىدۇ؟ دەپ سوراشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قېرىندىشىنىڭ ئۆيىدە ئۇزۇن تۇرىۋالسا ئۇ مېھمانغا چۈشلۇق بىر نەرسە تاپالماي (ئۆي ئىگىسىنى يالغان ئېيتىش ياكى مېھمانغا ھۆرمەتسىزلىك قىلىشقا ئوخشاش ئىشلارنى قىلىپ قويۇپ) گۇناھكار بولۇپ قالىدۇ» دېدى.

## 95 ـ باب

## كىشىلەرگە خۇش ـ خەۋەر يەتكۈزۈش ۋە ئۇلارنى تەبرىكلەشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَبَشِّرْ عِبَادِ الَّذِينَ يَسْتَمِعُونَ الْقَوْلَ فَيَتَّبِعُونَ أَحْسَنَهُ﴾ ﴿سۆزگە قۇلاق سېلىپ ئۇنىڭ ئەڭ ياخشىسىغا ئەگىشىدىغانلارغا (يەنى تەقۋادار بەندىلىرىمگە) خۇش خەۋەر بەرگىن، ئەنە شۇلار الله ھىدايەت قىلغان كىشىلەردۇر، ئەنە شۇلار (ساغلام) ئەقىل ئىگىلىرىدۇر﴾[1] ﴿يُبَشِّرُهُمْ رَبُّهُمْ بِرَحْمَةٍ مِنْهُ وَرِضْوَانٍ وَجَنَّاتٍ لَهُمْ فِيهَا نَعِيمٌ مُقِيمٌ﴾ ﴿پەرۋەردىگارى ئۇلارغا ئۆزىنىڭ رەھمىتى،رازىلىقى ۋە جەننەتلىرى بىلەن خۇش خەۋەر بېرىدۇ، ئۇلار جەننەتلەردە مەڭگۈلۈك نېمەتكە ئېرىشىدۇ﴾[2].

﴿وَأَبْشِرُوا بِالْجَنَّةِ الَّتِي كُنْتُمْ تُوعَدُونَ﴾ ﴿قورقماڭلار، غەم قىلماڭلار، سىلەرگە ۋەدە قىلىنغان جەننەت ئۈچۈن خۇشال بولۇڭلار﴾[3] ﴿فَبَشَّرْنَاهُ بِغُلَامٍ حَلِيمٍ﴾ ﴿بىز ئىبراھىمغا ناھايىتى مۇلايىم بىر ئوغۇل بىلەن

[1] سۈرە زۇمەر 17 ـ 18 ـ ئايەتلەر
[2] سۈرە تەۋبە 21 ـ ئايەت.
[3] سۈرە فۇسسىلەت 30 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.

خۇش خەۋەر بەردۇق﴾[1] ﴿وَلَقَدْ جَاءَتْ رُسُلُنَا إِبْرَاهِيمَ بِالْبُشْرَى﴾ ﴿شۈبھىسىزكى، بىزنىڭ ئەلچىلىرىمىز (يەنى پەرىشتىلەر) ئىبراھىمغا خۇش خەۋەر ئېلىپ كەلدى﴾[2].

﴿وَامْرَأَتُهُ قَائِمَةٌ فَضَحِكَتْ فَبَشَّرْنَاهَا بِإِسْحَاقَ وَمِنْ وَرَاءِ إِسْحَاقَ يَعْقُوبَ﴾ ﴿ئۇنىڭ ئايالى بىر تەرەپتە تۇرۇپ (لۇت قەۋمىنىڭ ھالاك بولىدىغانلىقىدىن خۇشاللىنىپ) كۈلدى، بىز ئۇنىڭ ئىسھاق بىلەن ۋە ئىسھاقتىن كېيىن كېلىدىغان يەئقۇب بىلەن خۇش خەۋەر بەردۇق﴾[3] ﴿فَنَادَتْهُ الْمَلَائِكَةُ وَهُوَ قَائِمٌ يُصَلِّي فِي الْمِحْرَابِ أَنَّ اللَّهَ يُبَشِّرُكَ بِيَحْيَى﴾ ﴿ئۇ (زەكەرىيا) ئىبادەتگاھدا ناماز ئوقۇۋاتقاندا پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا: «ساڭا اللہ نىڭ كەلىمىسى(يەنى ئىيسا) نى تەستىق قىلغۇچى، سەييىد، پەرھىزكار ۋە ياخشىلاردىن بولغان يەھيا ئىسىملىك بىر پەيغەمبەر بىلەن خۇش خەۋەر بېرىدۇ دەپ نىدا قىلدى﴾[4] ﴿إِذْ قَالَتِ الْمَلَائِكَةُ يَا مَرْيَمُ إِنَّ اللَّهَ يُبَشِّرُكِ بِكَلِمَةٍ مِنْهُ اسْمُهُ الْمَسِيحُ﴾ ﴿ئۆز ۋاقتىدا پەرىشتىلەر ئېيتتى: «ئى مەريەم! اللہ ساڭا (ئاتىنىڭ ۋاستىسىز) اللہ نىڭ بىر كەلىمىسى (دىن تۆرەلگەن بىر بوۋاق) بىلەن خۇش خەۋەر بېرىدۇكى، ئۇنىڭ ئىسمى مەسىھ مەريەم ئوغلى ئىيسادۇر﴾[5].

708/1 ـ عن أبي إبراهيمَ وَيُقَالُ أبو محمد ويقال أبو مُعَاوِيَةَ عبدِ اللَّه بن أبي أَوْفي رضي اللَّه عنه أَنَّ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بَشَّرَ خَدِيجَةَ، رضي اللَّه عنها، بِبيْتٍ في الجَنَّةِ مِنْ قَصَبٍ، لاصَخبَ فِيه ولا نَصب. متفقٌ عليه.

**708/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇئەۋفا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى خەدىچە رەزىيەللاھۇ ئەنھاگە جەننەتتە مەرۋايىتتىن ياسالغان، شاۋقۇن ـ سۈرەنسىز، راھەت ـ پاراغەتلىك گۈزەل بىر ئۆينىڭ بېرىلىدىغانلىقى بىلەن خۇش خەۋەر بەردى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

709/2 ـ وعن أبي موسى الأشعريِّ رضي اللَّه عنه، أَنَّهُ تَوضَّأ في بيتهِ، ثُمَّ خَرَجَ فقال: لأَلْزَمَنَّ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ولأكُونَنَّ معَهُ يومِي هذا، فجاءَ المَسْجِدَ، فَسأَلَ عَن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقَالُوا: وَجَّهَ ههُنَا، قال: فَخَرَجْتُ علَى أَثَرِهِ أَسأَلُ عنْهُ، حتَّى دَخَلَ بِئْرَ أَرِيسٍ فجلَسْتُ عِنْدَ الْباب حتَّى قَضَى رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حاجَتَهُ وتَوضَّأ، فقُمْتُ إِلَيْهِ، فإِذا هُو قَدْ جلَس على بئر أريس، وتَوسطَ قفَّهَا، وكَشَفَ عنْ ساقَيْهِ ودلاهمَا في البِئِر، فَسلَّمْتُ عَلَيْهِ ثُمَّ انْصَرفتْ. فجَلسْتُ عِند الباب فَقُلت: لأَكُونَنَّ بَوَّاب رسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم اليوْم فَجاءَ أَبُو بَكْرٍ رضي اللَّهُ عنه فدفَع الباب فقُلْتُ: منْ هَذَا؟ فَقَالَ: أَبُو بكرٍ، فَقلْتَ: على رِسْلِك، ثُمَّ ذَهَبْتُ فَقُلتُ: يا رسُول اللَّه هذَا أَبُو بَكْرٍ يسْتَأْذِن، فقَال: «ائْذَنْ لَه وبشِّرْه بالجَنَّةِ» فَأَقْبَلْتُ حتَّى قُلت لأَبِي بكرٍ: ادْخُلْ ورسُولُ اللَّه يُبشِّرُكَ بِالجنةِ، فدخل أَبُو بَكْرٍ حتَّى جلَس عنْ يمِينِ النبيِّ صَلّى اللهُ

[1] سۈرە سافات 101 ـ ئايەت
[2] سۈرە ھۇد 69 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.
[3] سۈرە ھۇد 71 ـ ئايەت.
[4] سۈرە ئال ئىمران 39 ـ ئايەت.
[5] سۈرە ئال ئىمران 45 ـ ئايەت.

عَلَيْهِ وسَلَّم معَهُ في القُفِّ، ودَلّى رِجْلَيْهِ في البئِرِ كما صنَعَ رَسُولُ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وكَشَف عنْ ساقيْهِ، ثُمَّ رَجَعْتُ وجلسْتُ، وقد تركْتُ أخي يتوضأُ ويلْحقُني، فقُلْتُ: إنْ يُرِدِ اللَّه بِفُلانٍ يُريدُ أَخَاهُ خَيْراً يأْتِ بِهِ. فَإِذا إنْسانٌ يحرِّكُ الباب، فقُلت: منْ هَذَا؟ فَقال: عُمَرُ بنُ الخطَّابِ: فقُلْتُ: على رِسْلِك، ثمَّ جئْتُ إلى رَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَسلَّمْتُ عليْهِ وقُلْتُ: هذَا عُمرُ يَسْتَأْذِنُ؟ فَقَالَ: «ائْذنْ لَهُ وبشِّرْهُ بِالجَنَّةِ» فَجِئْتُ عمر، فَقُلْتُ: أَذِنَ وَيُبشِّرُكَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِالجَنَّةِ، فَدَخَل فجَلَسَ مَعَ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في القُفِّ عَنْ يسارِهِ ودَلّى رِجْلَيْهِ في البِئْر، ثُمَّ رجعْتُ فَجلَسْتُ فَقُلْت: إن يُرِدِ اللَّه بِفلانٍ خَيْراً يعْني أَخَاهُ يأْت بِهِ، فجاء إنْسانٌ فحركَ الباب فقُلْتُ: مَنْ هذَا؟ فقَال: عُثْمانُ بنُ عفانَ. فَقلْتُ: عَلى رسْلِكَ، وجئْتُ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَأُخْبرْتُه فقَالَ: «ائْذَن لَهُ وبَشِّرْهُ بِالجَنَّةِ مَعَ بَلْوى تُصيبُهُ» فَجِئْتُ فَقُلتُ: ادْخلْ وَيُبشِّرُكَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِالجَنَّةِ مَعَ بَلْوَى تُصيبُكَ، فَدَخَل فَوجَد القُفَّ قَدْ مُلِئَ، فَجَلَس وُجاهَهُمْ مِنَ الشَّقِّ الآخِرِ. قَالَ سَعِيدُ بنُ المُسَيَّبِ: فَأَوَّلْتُها قُبُورهمْ. متفقٌ عليه.

وزاد في روايةٍ: «وأَمَرني رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِحِفْظِ الباب وَفِيها: أَنَّ عُثْمانَ حِينَ بشَّرهُ حمدَ اللَّه تعالى، ثُمَّ قَال: اللَّه المُسْتَعَانُ.

**2/709** - ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن ئۆيدە تاھارەت ئېلىپ ئاندىن ئۆيدىن چىقتىم،، مەن بۈگۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بىر قەدەممۇ نېرى كەتمەسلىككە قەسەم بېرىپ، مەسچىتكە كېلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەدىلىكىنى سورۇشتۇردۇم. بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەلۇم بىر جايغا كەتكەنلىكىنى ئېيتىپ بەردى.

مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەتكەن تەرەپكە قاراپ ئۇنى سورۇشتۇرگەچ ماڭدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «ئەرىس قۇدۇقى» دېگەن يەردە ئىكەن. ئۇ ھاجىتىنى ئادا قىلىپ تاھارەت ئېلىپ بولغىچە ئىشىك ئالدىدا ئولتۇرۇپ تۇردۇم. ئاندىن ئۇنىڭ يېنىغا كەلسەم، ئۇ ئىشتىنىنى تىزىغىچە تۇرۇپ، ئىككى پۇتىنى قۇدۇققا ساڭگىلىتىپ ئولتۇرۇپتۇ. مەن ئۇنىڭغا سالام بەرگەندىن كېيىن، كەينىمگە يېنىپ ئىشىك تۈۋىگە كېلىپ ئولتۇردۇم، كۆڭلۈمدە: بۈگۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىشىك باقارى بولاي دېدىم! شۇ ۋاقىتتا ئەبۇبەكرى كېلىپ ئىشىك چەكتى، مەن: كىم؟ دەپ سورىدىم. ئۇ: مەن ئەبۇبەكرى، دېدى. مەن: توختاپ تۇرغىن، دېدىم ۋە بېرىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەبۇبەكرى كىرىشكە رۇخسەت سوراۋاتىدۇ ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىرسۇن، ئۇنىڭغا جەننەت بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن» دېدى. مەن چىقىپ ئەبۇبەكرىگە: كىرگىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساڭا جەننەت بىلەن خۇش خەۋەر بەردى، دېدىم. ئەبۇبەكرى كىرىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئوخشاش ئىشتىنىنى تىزىغىچە تۈرۈپ پۇتىنى قۇدۇققا ساڭگىلىتىپ ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوڭ تەرىپىدە ئولتۇردى. مەن يەنە ئىشىك تۈۋىگە قايتىپ بېرىپ ئولتۇردۇم. مەن قېرىندىشىمغا تاھارەت ئېلىپ ئارقىمدىن يېتىشىپ كېلىشىنى تاپىلىغان ئىدىم. كۆڭلۈمدە: قېرىندىشىم بۇ يەرگە كەلگەن بولسا ۋە الله نىڭ رەھمىتىگە ئېرىشكەن بولسا دەپ ئۈمىد قىلدىم. دەل شۇ ۋاقىتتا بىرسى ئىشىكنى چەكتى، مەن: كىم؟ دېدىم. قارشى تەرەپ: مەن ئۆمەر ئىبنى خەتتاب، دېدى. مەن توختاپ تۇرغىن، دەپ ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ

يېنىغا كىلىپ ئۇنىڭغا سالام بەردىم ۋە: ئۆمەر كىرىشكە رۇخسەت سوراۋاتىدۇ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىرسۇن، ئۇنىڭغا جەننەت بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن» دېدى.

مەن چىقىپ ئۆمەرگە: كىرگىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساڭا جەننەت بىلەن خۇش خەۋەر بەردى، دېدىم. ئۆمەر كىرىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سول تەرىپىدە، پۇتىنى قۇدۇققا ساڭگىلىتىپ ئولتۇردى. مەن ئىشىك تۈۋىگە قايتىپ بىرىپ ئولتۇردۇم ۋە كۆڭلۈمدە يەنە: قېرىندىشىم بۇ يەرگە كەلگەن بولسا ۋە الله نىڭ رەھمىتىگە ئېرىشكەن بولسا، دەپ ئۈمىد قىلدىم. دەرۋەقە يەنە بىرسى ئىشىكنى چەكتى، مەن: كىم؟ دەپ سورىدىم. ئۇ كىشى: مەن ئوسمان ئىبنى ئەففان بولىمەن، دېدى. مەن: توختاپ تۇرغىن، دېدىم. ئاندىن كىرىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەھۋالنى يەتكۈزدۈم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىرسۇن، ئۇنىڭغا جەننەت بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن، ئۇ دۇنيادا سىناققا يولۇقىدۇ» دېدى.

مەن چىقىپ ئوسمانغا: كىرگىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساڭا جەننەت بىلەن خۇش خەۋەر بەردى، سەن دۇنيادا سىناققا يولۇقىدىكەنسەن، دېدىم. ئوسمان كىرىپ، قۇدۇقنىڭ بىر تەرىپىنىڭ توشۇپ كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ، يەنە بىر تەرىپىگە ئۆتۈپ، ئۇلارغا قاراپ ئولتۇردى. سەئىد ئىبنى مۇسەييەب: مەن ئۇلارنىڭ ئولتۇرۇشىنى ئۇلارنىڭ قەبرىسىگە، سىمۋول قىلدىم دەيدۇ[1]. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر ھەدىستە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى ئىشىك بېقىشقا بۇيرۇدى.... مەن ئوسمانغا جەننەت بىلەن خۇش خەۋەر بەرگەندە، ئۇ الله تائالاغا ھەمدى ئېيتتى، ئاندىن: الله ماڭا ياردەم بەرگۈچىدۇر، دېدى. دېگەن سۆزلەر ئارتۇق رىۋايەت قىلىنغان.

710/3 ـ وعنْ أبي هريرة رضي اللّه عنهُ قال: كُنَّا قُعُوداً حَوْلَ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وَمعَنَا أَبُو بكرٍ وعُمَرُ رضي اللّه عنهما في نَفَر، فقَامَ رَسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِنْ بينِ أظْهُرِنا فَأبْطأَ عَلَيْنَا وخَشِينا أنْ يُقْتَطَعَ دُونَنا وَفَزِعْنَا فقُمنا، فَكُنْتُ أوّل من فَزِع. .فَخَرَجْتُ أبْتغي رسُول اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، حتى أَتَيْتُ حَائِطاً للأَنْصَارِ لِبني النَّجَّارِ، فَدُرْتُ بِهِ هَلْ أَجِدُ لَهُ باباً؟ فلَمْ أجِدْ، فإذَا ربيعٌ يدْخُلُ في جوْف حَائِط مِنْ بِئرٍ خَارِجَه والرَّبيعُ: الجَدْوَلُ الصَّغيرُ فاحتَفزْتُ، فدَخلْتُ عَلى رسُولِ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. فقال: «أبو هُريرة؟» فَقُلْتُ: نَعَمْ يَا رسُولَ اللّهِ، قال: «ما شَأْنُك» قلتُ: كُنْتَ بَيْنَ ظَهْرَيْنَا فقُمْتَ فَأَبَطأْتَ علَيْنَا، فَخَشِينَا أَنْ تُقتَطعَ دُونَنا، ففَزِعنَا، فَكُنْتُ أوَّلَ منْ فَزِعَ فأتَيْتُ هذَا الحائِطَ، فَاحْتَفَزْتُ كَمَا يَحْتَفِزُ الثَّعلبُ، وَهؤلاءِ النَّاسُ وَرَائي. فَقَالَ: «يَا أبا هريرة» وأعطَاني نَعْلَيْهِ فَقَال: «اذْهَبْ بِنَعْلَي هاتَيْنِ، فَمنْ لقيتَ مِنْ وَرَاءِ هَذَا الحائِط يَشْهَدُ أنْ لا إلهِ إلاَّ اللّهُ مُسْتَيْقناً بها قَلبُهُ، فَبَشِّرْهُ بالجَنَّةِ» وذَكَرَ الحدِيثَ بطُولِهِ، رواه مسلم.

710/3 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا ئولتۇراتتۇق، ئارىمىزدا ئەبۇبەكرى ۋە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالار بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۇيۇقسىز ئورنىدىن تۇرۇپ، كېتىپ ئۇزاققىچە قايتىپ كەلمىدى. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زىيانكەشلىككە ئۇچرىشىدىن ئەنسىرەپ ئورنىمىزدىن جىددى ھالدا تۇرۇشتۇق. مەن ئەنسىرىگەن تۇنجى كىشى ئىدىم. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئىزدەپ كېتىۋېتىپ، نەججار

[1] شۇنىڭدەك ھازىر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ، ئەبۇ بەكرى ۋە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ قەبرىلىرى بىر يەردە، ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ بولسا باشقا جايدا.

جەمەتىدىن بولغان بىر ئەنسارنىڭ تېمىنىڭ يېنىغا كېلىپ قالدىم. شۇنىڭ بىلەن كىرىش ئېغىزىنى ئىزدەپ تامنى ئايلاندىم. ئىشىكنى تاپالماي كېتىۋېتىپ تۇيۇقسىز تامنىڭ سىرتىدىكى قۇدۇقتىن چىققان سۇنىڭ بىر ئېرىق ئارقىلىق سۆڭگۈچتىن كىرىپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ قالدىم. شۇنىڭ بىلەن سۆڭگۈچتىن ئۆمىلەپ كىرىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا باردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن ئەبۇھۇرەيرىمۇ؟» دەپ سورىدى. مەن: شۇنداق، ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى!، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «نېمە ئىش بولدى؟» دەپ سورىدى. مەن: سەن بىز بىلەن بىللە ئىدىڭ، كېيىن تۇيۇقسىز ئورنۇڭدىن تۇرۇپ، كېتىپ ئۇزۇنغىچە كەلمىدىڭ. بىز سېنىڭ زىيانكەشلىككە ئۇچرىشىڭدىن قاتتىق ئەنسىرەپ، تەرەپ ـ تەرەپكە ئىزدەپ كەتتۇق. مەن ئەنسىرىگەن تۇنجى كىشى ئىدىم. مەن بۇ تامنىڭ ئاستىدىكى سۆڭگۈچتىن تۈلكىگە ئوخشاش ئۆمىلەپ ئۆتتۈم، باشقىلارمۇ بۇ يەرگە ھازىرلا يېتىپ كېلىدۇ، دەپ جاۋاپ بەردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئايىغىنى ماڭا سۇنۇپ تۇرۇپ: «ئەبۇھۇرەيرە ! سەن بۇ ئىككى ئاياغنى ئېلىپ ماڭغىن، مۇشۇ تام سىرتىدا چىن قەلبى بىلەن، بىر اللە دىن باشقا ئىلاھ يوق، دەپ گۇۋاھلىق بېرىدىغان ئادەمنى ئۇچراتساڭ، ئۇنىڭغا جەننەت بىلەن خۇش ـ خەۋەر بەرگىن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

711/4 ـ وعن ابنِ شُماسَةَ قالَ: حَضَرْنَا عَمْرَو بنَ العاصِ رضي اللَّهُ عنه، وَهُوَ في سِيَاقَةِ المَوْتِ فَبَكى طَويلاً، وَحَوَّلَ وَجْهَهُ إلى الجدَارِ، فَجَعَلَ ابْنُهُ يَقُولُ: يا أَبَتَاهُ، أَمَا بَشَّرَكَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بكَذَا؟ أَما بشَّرَكَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بكَذَا؟ فَأَقْبلَ بوَجْهِهِ فَقَالَ: إنَّ أَفْضَلَ مَا نُعِدُّ شَهَادَةُ أَنْ لاَ إِلهَ إلاَّ اللَّه، وأَنَّ مُحمَّداً رسُول اللَّه إنِّي قَدْ كُنْتُ عَلى أَطبْاقٍ ثَلاثٍ: لَقَدْ رَأَيْتُني وَمَا أَحَدٌ أَشَدَّ بُغْضاً لرَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِنِّي، وَلا أَحبَّ إِليَّ مِنْ أَنْ أَكُونَ قَدِ استمْكنْتُ مِنْهُ فقتَلْتُهُ، فَلَوْ مُتُّ عَلى تِلْكَ الحالِ لَكُنْتُ مِنْ أَهْلِ النَّار.

فَلَمَّا جَعَلَ اللَّهُ الإِسْلامَ في قَلْبي أَتيْتُ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقُلْتُ: ابْسُطْ يمِينَكَ فَلأُبَايِعْكَ، فَبَسَطَ يمِينَهُ فَقَبَضْتُ يَدِي، فقال: «مالك يا عمرو؟» قلت: أَرَدْتُ أَنْ أَشْتَرِطَ قالَ: «تَشْتَرِطُ بماذَا؟» قُلْتُ أَنْ يُغْفَرَ لي، قَالَ: أَمَا عَلِمْتَ أَنَّ الإِسْلامِ يَهْدِمُ ما كَانَ قَبلَهُ، وَأَن الهِجرَةَ تَهدِمُ ما كان قبلَها، وأَنَّ الحَجَّ يَهدِمُ ما كانَ قبلَهُ؟» وما كان أَحَدٌ أَحَبَّ إِليَّ مِنْ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وَلا أَجَلّ في عَيني مِنْه، ومَا كُنتُ أُطِيقُ أَن أَملأَ عَيني مِنه إِجلالاً له، ولو سُئِلتُ أَن أَصِفَهُ ما أَطَقتُ، لأَنِّي لم أَكن أَملأ عَيني مِنه ولو مُتُّ على تِلكَ الحَال لَرَجَوتُ أَن أَكُونَ مِنْ أَهْلِ الجَنَّةِ،ثم وُلِّينَا أَشيَاءَ ما أَدري ما حَالي فِيهَا؟ فَإِذا أَنا مُتُّ فلا تصحَبنِّي نَائِحَةٌ ولا نَارٌ، فإذا دَفَنتموني، فشُنُّوا عليَّ التُّرَابَ شَنًّا، ثم أَقِيمُوا حولَ قَبري قَدْرَ ما تُنْحَرُ جَزورٌ، وَيقْسَمُ لَحْمُهَا، حَتَّى أَسْتَأْنِس بكُمْ، وأَنظُرَ ما أُراجعُ بِهِ رسُلَ ربي. رواه مسلم.

711/4 ـ ئىبنى شۇماسەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئەمرى ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ جان ئۈزۈش ئالدىدا بىز ئۇنىڭ يېنىدا ئىدۇق. ئەمرى ئىبنى ئاس يۈزىنى تام تەرەپكە بۇراپ، ناھايىتى ئۇزۇن يىغلاپ كەتتى. ئۇنىڭ ئوغلى تەكرار ـ تەكرار دادا! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساڭا خۇش خەۋەر بەرگەن ئەمەسمىدى؟ دېيتتى. ئەمرى ئىبنى ئاس يۈزىنى بۇراپ ئوغلىغا مۇنداق دېدى: مېنىڭ

قارىشىمچە ئەڭ ياخشى خۇش ـ خەۋەر بولسا "بىر ئاللادىن باشقا ئىلاھ يوق" "مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بولسا الله نىڭ بەرھەق ئەلچىسى" دېمەكتۇر. مەن ئۈچ باسقۇچنى بېشىمدىن ئۆتكۈزدۈم. مەن ئەسلىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ھاياتىمدىكى ئەڭ ئۆچ كۆرىدىغان ئادەم دەپ ھېسابلاپ، پۇرسەت چىقسىلا ئۇنى ئۆلتۈرۈۋېتىشكە تىرىشاتتىم. ئەگەر مەن ئاشۇ ھالىتىمدە ئۆلگەن بولسام، مۇقەررەر دوزىخى بولغان بولاتتىم.

الله دىلىمنى ئىسلام بىلەن نۇرلاندۇرغاندىن كېيىن، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن كۆرۈشۈپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى!، ئوڭ قولۇڭنى ماڭا بەرگىن، مەن ساڭا بەيئەت قىلىمەن، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئوڭ قولىنى ماڭا سۇندى، مەن قولۇمنى تارتىۋالدىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەمىر بۇ نېمە ئىش؟» دېدى. مەن: بىر شەرتىم بار ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ نېمە شەرت» دېدى. مەن: گۇناھىمنىڭ مەغپىرەت قىلىنىشى ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىسلامغا كىرىش بۇرۇن ئۆتكۈزگەن گۇناھلارنى يۇيىدىغانلىقى، ھىجرەت بولسا بۇرۇنقى جىنايەتلەرنى ئۆچۈرىدىغانلىقى، ھەج بولسا بۇرۇن ئۆتكۈزگەن سەۋەنلىكلەرنى يوقىتىدىغانلىقىنى بىلمەمسەن؟» دېدى. دۇنيادا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى مېنىڭدىنمۇ بەك ياخشى كۆرىدىغان، ۋە ئۇنى مەندىنمۇ بەك ھۆرمەتلەيدىغان بىر كىشى بولمىسا كېرەك، دەپ ئويلايمەن.

ئەگەر بىر كىشى مېنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى سۈپەتلەپ بېرىشىمنى سورىسا، ئۇنى سۈپەتلەپ بېرىشكە ئاجىزلىق قىلاتتىم. چۈنكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى بەك ھۆرمەتلىگەچكە، ئۇنىڭغا تويغىچە تىكىلىپ قاراشقا پېتىنالمىغان ئىدىم. ئەگەر مەن مۇشۇ ۋاقىتتا كۆز يۇمغان بولسام، ئەلۋەتتە جەننەتكە كىرىشنى ئۈمىد قىلغان بولاتتىم.

كېيىنچە بىز نۇرغۇن ئىشلارغا باشچىلىق قىلدۇق. بۇ ئىشلار ھەققىدە مېنىڭ ھالىمنىڭ نېمە بولىدىغانلىقىنى بىلمەيمەن. ئەگەر مەن ئاخىرەتكە سەپەر قىلسام، ھەرگىز يىغا ـ زارە قىلىشماڭلار، قەبرەمگە ئوتنى يېقىن يولاتماڭلار. مېنى كۆمگىنىڭلاردا، تۇپىنى ئاز ـ ئازدىن چۈشۈرۈپ كۆمۈڭلار ئاندىن كېيىن، پەرۋەردىگارىمنىڭ پەرىشتىلىرى بىلەن نېمە دېيىشىدىغانلىقىمنى بىلىۋالغۇچىلىك يالغۇزچىلىق ھېس قىلىپ قالماسلىقىم ئۈچۈن سىلەر قەبرە بېشىدا بىر تۆگىنى ئۆلتۈرۈپ، ئۇنىڭ گۆشىنى كەمبەغەللەرگە تەقسىم قىلىپ بېرىشكە كېتىدىغان ۋاقىتچىلىك كەتمەي تۇرۇپ تۇرۇڭلار، دېدى. [مۇسلىمدىن]

## 96 ـ باب

## سەپەرگە چىققاندا ئۆيدىكىلەر بىلەن خوشلىشىش ئۇلارغا ۋەسىيەت قالدۇرۇش ۋە ئۆز ـ ئارا دۇئا قىلىشىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَوَصَّى بِهَا إِبْرَاهِيمُ بَنِيهِ وَيَعْقُوبُ يَا بَنِيَّ إِنَّ اللَّهَ اصْطَفَى لَكُمُ الدِّينَ فَلا تَمُوتُنَّ إِلَّا وَأَنْتُمْ مُسْلِمُونَ أَمْ كُنْتُمْ شُهَدَاءَ إِذْ حَضَرَ يَعْقُوبَ الْمَوْتُ إِذْ قَالَ لِبَنِيهِ مَا تَعْبُدُونَ مِنْ بَعْدِي قَالُوا نَعْبُدُ إِلَهَكَ وَإِلَهَ آبَائِكَ إِبْرَاهِيمَ وَإِسْمَاعِيلَ وَإِسْحَاقَ إِلَهاً وَاحِداً وَنَحْنُ لَهُ مُسْلِمُونَ﴾ ﴿ئىبراھىم ۋە يەقۇب ئۆز ئوغۇللىرىغا ۋەسىيەت قىلىپ: «ئى ئوغۇللىرىم! الله سىلەرگە مۇشۇ دىننى تاللىدى، پەقەت مۇسۇلمان پېتىڭلارچە ئۆلۈڭلار (يەنى

ئىمانىڭلاردا مەھكەم تۇرۇڭلار، تاكى ئىمان بىلەن كېتىڭلار) دېدى. يەقۇب جان ئۈزۈۋاتقان ۋاقتىدا سىلەر يېنىدا بارمىدىڭلار؟ شۇ چاغدا يەقۇب ئوغۇللىرىدىن: «مەن ئۆلگەندىن كېيىن كىمگە ئىبادەت قىلىسىلەر؟»دەپ سورىدى. ئۇلار: «سېنىڭ ئىلاھىڭ ۋە ئاتا ـ بوۋىلىرىڭ ئىبراھىم، ئىسمائىل،ئىسھاقلارنىڭ ئىلاھى بولغان بىر اللە غا ئىبادەت قىلىمىز. بىز ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلغۇچىمىز» دېدى﴾[1].

712/1 ـ فمنها حَديثُ زيدِ بنِ أَرْقَمَ رضي اللَّه عنه الذي سبق في باب إِكرامِ أَهْلِ بَيْتِ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: قامَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فِينَا خَطِيباً، فَحَمِدَ اللَّه، وَأَثْنى عَلَيهِ، وَوَعَظَ وَذَكَّرَ ثُمَّ قال: «أَمَّا بَعْدُ، أَلا أَيُّهَا النَّاسُ إِنَّمَا أَنا بشرٌ يُوشِكُ أَنْ يَأْتِيَ رَسُولُ رَبِّي فأُجيب، وأَنَا تَارِكٌ فيكُمْ ثَقَلَيْنِ: أَوَّلُهُمَا: كتاب اللَّهِ، فيهِ الهُدَى وَالنُّورُ، فَخُذُوا بِكتاب اللَّه، وَاسْتَمْسِكُوا بِهِ» فَحَثَّ عَلى كتاب اللَّه، ورَغَّبَ فِيهِ، ثُمَّ قال: «وَأَهْلُ بَيْتي، أُذَكِّرُكُمُ اللَّه في أَهْلِ بَيْتي» رواه مسلم. وَقَدْ سَبَقَ بطُولِهِ.

**1/712** ـ زەيد ئىبنى ئەرقەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە نۇتۇق سۆزلىمەكچى بولۇپ ئورنىدىن تۇردى. ئۇ ئاۋۋال اللە تائالاغا ھەمدۇسانا ئېيتقاندىن كېيىن بىزگە ۋەز- نەسىھەت قىلىپ: «ئى خالايىق! مەنمۇ سىلەرگە ئوخشاش بىر ئىنسان، پەرۋەردىگارىمنىڭ ئەلچىسى ئەزرائىلنىڭ كېلىشىگە ئاز قالدى، مەن ئۇنى قوبۇل قىلمىسام بولمايدۇ. مەن سىلەرگە ئىككى ئەنگۈشتەرنى قالدۇرۇپ كېتىمەن. بىرى، اللە نىڭ كىتابى قۇرئان بولۇپ، ئۇنىڭدا توغرا يول ۋە نۇر باردۇر. سىلەر قۇرئانغا ئەمەل قىلىڭلار ۋە ئۇنىڭغا مەھكەم ئېسىلىڭلار. ئۇ بۇ سۆزى ئارقىلىق كىشىلەرنى قۇرئانغا ئەمەل قىلىشقا رىغبەتلەندۈردى.

يەنە بىرى، مەن سىلەرگە ئائىلە تاۋاباتىم توغرىسىدا اللە نى ئەسلىتىمەن» دېدى.

713/2 ـ وعن أَبي سُلَيْمَانَ مَالك بن الحُوَيْرِثِ رضي اللَّه عنه قال: أَتَيْنَا رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَنَحْنُ شَبَبَةٌ متَقَارِبُونَ، فَأَقمْنَا عِنْدَهُ عشْرِينَ لَيْلَةً، وكانَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رَحِيماً رفِيقاً، فَظَنَّ أَنَّا قَدِ اشْتَقْنَا أَهْلَنَا. فسأَلَنَا عَمَّنْ تَرَكْنَا مِنْ أَهْلِنَا، فَأَخْبَرْنَاهُ، فقال: «ارْجِعُوا إِلى أَهْليكم فَأَقِيمُوا فِيهِمْ، وَعلِّموهُم وَمُرُوهُمْ، وَصَلُّوا صَلاةَ كَذا في حِينِ كَذَا، وَصَلُّوا كَذَا في حِينِ كَذَا، فَإِذَا حَضَرَتِ الصَّلاةُ فَلْيُؤَذِّنْ لَكُمْ أَحَدُكُمْ، وَلْيؤمَّكُم أَكبَرُكُمَ» متفقٌ عليه.

زاد البخاري في رواية له: «وَصَلُّوا كمَا رَأَيتُمُوني أُصَلِّي».

**713/2** ـ ئەبۇسۇلايمان مالىك ئىبنى ئەلھۇۋەيرىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ياش ـ قورام جەھەتتە تەڭداش بولغان بىر نەچچىمىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا ئىسلامنى ئۆگىنىش ئۈچۈن 20 كۈن تۇردۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېھرىبان، ئاق كۆڭۈل ئىدى. ئۇ بىزنىڭ ئائىلىمىزنى سېغىنغانلىقىمىزنى ھېس قىلىپ، بىزدىن ئائىلىمىزدىكى كىشىلەر ھەققىدە سورىدى. بىز ئەمەلىي ئەھۋاللارنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئېيتىپ بەردۇق.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە: «سىلەر ئۆيۈڭلەرگە قايتىپ كېتىڭلار!! ئۆيىڭدىكىلەر بىلەن بىللە تۇرمۇش كەچۈرۈڭلار، ئۇلارغا دىنىي ئىلىم ئۆگىتىڭلار، نەسىھەت قىلىڭلار ۋە ئۇلارنى ۋاقتىدا ناماز

[1] سۈرە بەقەرە 132 ـ 133 ـ ئايەتلەر.

ئوقۇشقا بۇيرۇلار، ناماز ۋاقتى بولغاندا، بىرىڭلار ئەزان توۋلاڭلار، ياش ـ قورامى چوڭراقى سىلەرگە ئىمام بولسۇن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام بۇخارىنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «سىلەر نامازنى خۇددى مەن ئوقۇغاندەك ئوقۇڭلار» دېيىلگەن.

714/3 ـ وعن عُمَرَ بنِ الخطاب رضي اللَّهُ عنه قال: اسْتَأْذَنْتُ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في الْعُمْرَةِ، فَأَذِنَ، وقال: «لا تنْسنَا يَا أُخيَّ مِنْ دُعَائِك» فقالَ كَلِمَةً ما يَسُرُّني أَنَّ لي بهَا الدُّنْيَا.

وفي رواية قال: «أَشْرِكْنَا يَا أُخَيَّ في دُعَائِكَ» رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

714/3 ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئۆمرە ھەجگە بېرىشنى تەلەپ قىلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بېرىشقا رۇخسەت قىلغاندىن كېيىن ماڭا: «ئەزىز قېرىندىشىم! بىزگە دۇئا قىلىپ تۇرۇشنى ئۇنتۇپ قالما» دېدى. ئۇ ماڭا شۇنداق بىر سۆزنى قىلدىكى، مەن پۈتۈن دۇنياغا ئېرىشكەن بولساممۇ ئۇنچىلىك خۇشال بولمايتتىم.

يەنە بىر رىۋايەتتە «ئى قېرىندىشىم! قىلغان دۇئايىڭغا بىزنى شېرىك قىلغىن» دېيىلگەن [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

715/4 ـ وعن سالم بنِ عَبْدِ اللَّه بنِ عُمَرَ أَنَّ عبدَ اللَّه بن عُمَرَ رضي اللَّه عنهما كَانَ يَقُولُ لِلرَّجُلِ إِذَا أَرَادَ سفراً: ادْنُ مِنِّي حَتَّى أُوَدِّعَكَ كمَا كَانَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُودِّعُنَا فيقُولُ: أَسْتَوْدِعُ اللَّه دِينَكَ، وَأَمانَتَكَ، وخَوَاتِيمَ عَمَلِكَ، رواه الترمذي، وقال: حديث حسن صحيح.

715/4 ـ سالىم ئىبنى ئابدۇللاھدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئۆيدىن سەپەرگە ماڭغان كىشىگە مۇنداق دەيتتى، ماڭا يېقىن كەلگىن! بىز ئۆزئارا خوشلىشۋالايلى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ بىزلەر بىلەن مۇشۇنداق دەپ خوشلىشاتتى: «مەن سېنىڭ دىنىڭنى، مەسئۇلىيىتىڭنى ۋە ئىش ـ ھەرىكىتىڭنىڭ ئاخىرقى نەتىجىسىنى اللە غا تاپشۇردۇم!» دەيتتى. [تىرمىزىدىن]

716/5 ـ وعن عبدِ اللَّهِ بنِ يزيد الخَطْمِيِّ الصَّحَابيِّ رضي اللَّه عنه قال: كَانَ رسولُ اللَّه صلى الله عليه وسلم إِذا أَرَادَ أَنْ يُوَدِّعَ الجَيْش قالَ: «أَسْتَوْدِعُ اللَّه دِينَكُمْ، وَأَمَانَتكم، وَخَوَاتِيمَ أَعمَالِكُمْ».

حديث صحيح، رواه أبو داود وغيره بإسناد صحيح.

716/5 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى يەزىد خەتمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جەڭچىلەر بىلەن خوشلاشقان ۋاقىتتا مۇنداق دەيتتى: «مەن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى، مەسئۇلىيىتىڭلارنى ۋە ئەمەللىرىڭلارنىڭ نەتىجىسىنى اللە غا تاپشۇردۇم!». [ئەبۇداۋۇدتىن]

717/6 ـ وعن أنسٍ رضي اللَّه عنه قال: جَاءَ رَجُلٌ إلى النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: يا رسُولَ اللَّه، إِني أُرِيدُ سَفَراً، فزَوِّدْني، فَقَالَ: «زَوَّدَكَ اللَّه التَّقْوَى».

قال: زِدْني، قال: «وَغَفَرَ ذَنْبَكَ» قال: زِدْني، قال: «وَيَسَّرَ لكَ الخيْرَ حَيْثُمَا كُنْتَ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن.

**717/6** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كىشى كېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن كۆرۈشتى ۋە: ئى الله نىڭ ئەلچىسى، مەن سەپەرگە چىقماقچى، سەن مېنى ئۇزۇقلاندۇرۇپ قويغىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله ساڭا تەقۋادارلىقنى يار قىلسۇن» دېدى.

ئۇ كىشى: يەنە بىر ئاز قوشقىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله سېنىڭ گۇناھلىرىڭنى مەغپىرەت قىلسۇن»، دېدى.

ئۇ كىشى يەنە: يەنە بىر ئاز قوشقىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن مەيلى قەيەرگە بارما، الله ساڭا ياخشىلىقنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەرسۇن» دېدى. [تىرمىزىدىن]

## 97 ـ باب

## ئىستىخارە سىلىش ۋە مەسلىھەت قىلىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَشَاوِرْهُمْ فِي الْأَمْرِ﴾ ﴿ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن، بىر ئىشقا بەل باغلىساڭ، الله غا تەۋەككۇل قىلغىن﴾[1] ﴿وَأَمْرُهُمْ شُورَى بَيْنَهُمْ﴾ ﴿ئىشلىرىنى مەسلىھەت بىلەن قارار قىلىدىغانلار﴾[2].

**718/1** ـ عن جابِرٍ رضيَ اللّه عنه قال: كانَ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُعَلِّمُنَا الاسْتِخَارَةَ في الأُمُور كُلِّهَا كالسُّورَةِ منَ القُرْآنِ، يَقُولُ إذا هَمَّ أَحَدُكُمْ بالأمر، فَلْيَركعْ رَكعَتَيْنِ مِنْ غَيْرِ الفريضَةِ ثم ليقُلْ: «اللّهُم إِني أَسْتَخِيرُكَ بعِلْمِكَ، وأَستقدِرُكَ بقُدْرتك، وأَسْأَلُكَ مِنْ فضْلِكَ العَظِيم، فإِنَّكَ تَقْدِرُ ولا أَقْدِرُ، وتعْلَمُ ولا أَعْلَمُ، وَأَنتَ علاَّمُ الغُيُوبِ. اللّهُمَّ إِنْ كنْتَ تعْلَمُ أَنَّ هذا الأَمرَ خَيْرٌ لي في دِيني وَمَعَاشي وَعَاقِبَةِ أَمْرِي» أَوْ قالَ: «عَاجِلِ أَمْرِي وَآجِله، فاقْدُرْهُ لي وَيَسِّرْهُ لي، ثمَّ بَارِكْ لي فِيهِ، وَإِن كُنْتَ تعْلَمُ أَنَّ هذَا الأَمْرَ شرٌّ لي في دِيني وَمَعاشي وَعَاقبةِ أَمَرِي» أو قال: «عَاجِل أَمري وآجِلِه، فاصْرِفهُ عَني، وَاصْرِفني عَنهُ، وَاقدُرْ لي الخَيْرَ حَيْثُ كانَ، ثُمَّ أَرضِني بِهِ» قال: ويسمِّي حاجته. رواه البخاري.

**718/1** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ھەممە ئىشتا ئىستىخارە سىلىشنى[3] قۇرئان ئايەتلىرىنى ئۆگەتكەندەك ئۆگىتىپ: مۇنداق دەيتتى: «ئەگەر سىلەرنىڭ بىرىڭلار بىرەر ئىشنى قىلىشنى نىيەت قىلسا، ئۇ ئالدى بىلەن ئىككى رەكئەت نەپلە ناماز ئوقۇسۇن! ئاندىن دۇئا قىلىپ: ئى الله! مەن سېنىڭ ئىلمىڭ بىلەن بۇ ئىشىمنىڭ ياخشى بولۇشىنى تەلەپ قىلىمەن، ماڭا ياخشى تەقدىر ئاتا قىلغىن! ماڭا ياخشى نېمەتلىرىڭنى ئاتا قىلغىن! سەن ھەممىگە قادىر سەن، مەن بولسام ئاجىزمەن، سەن ھەممىنى بىلىسەن، مەن بولسام سەن

---

[1] سۈرە ئال ئىمران 159 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى
[2] سۈرە شۇرا 36 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] يەنى ياخشىلىق تىلەپ ئوقۇيدىغان ئىككى رەكئەت نامازنى كۆرسىتىدۇ.

بىلدۈرگەندىن باشقىنى بىلمەيمەن، سەن غەيىپنى بىلگۈچىسەن. ئى الله! ئەگەر مېنىڭ بۇ قىلماقچى بولغان ئىشىم دىنىمغا، دۇنيالىق ئىشىمغا ۋە كەلگۈسىگە پايدىلىق بولغان بولسا، تەقدىر قىلىپ بېكىتتۈۋەتكەيسەن! بۇ ئىشىمدا مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشىمغا ئاسانلىق، ئىشلىرىمغا خۇشاللىق ۋە بەرىكەت ئاتا قىلغايسەن! ئەگەر بۇ ئىشنىڭ مېنىڭ دىنىمغا، دۇنيالىق تۇرمۇشۇمغا ۋە كەلگۈسىمگە ھېچ قانداق پايدىسى بولمىسا، ئۇ ئىشنى مەندىن يىراق قىلغىن، مېنىمۇ ئۇ ئىشتىن يىراق قىلغىن، ياخشى ئىش نەدە بولسا، ئۇ ئىشنى قىلىشقا مېنى نېسىپ قىلغىن! ئاندىن شۇ ئىش بىلەن مېنى رازى قىلغىن» دېسۇن [بۇخارىدىن]

## 98 ـ باب

### ھېيت نامىزىغا، كېسەل يوقلاشقا، ھەجگە، كاپىرلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا، مېيت نامىزىغا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئىشلارغا ئىبادەتنىڭ ئورۇنلىرىنىڭ كۆپ بولىشى ئۈچۈن، بارغان ۋاقىتتا بىر يول بىلەن، كەلگەندە باشقا بىر يولدا مېڭىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

719/1 ـ عن جابرٍ رضيَ اللّه عنه قال: كانَ النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذا كَانَ يَوْمُ عِيدٍ خَالَفَ الطَّرِيقَ. رواه البخاري.

**719/1 ـ** جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەرقېتىم ھېيت نامىزىغا بارغان ۋاقىتتا بىر يول بىلەن، ئۆيگە قايتقاندا باشقا بىر يول بىلەن ماڭاتتى. [بۇخارىدىن]

720/2 ـ وعنِ ابنِ عُمَرَ رضي اللّه عنهما أَن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ يَخْرُجُ مِنْ طَرِيقِ الشَّجَرَةِ وَيَدْخلُ مِنْ طَرِيقِ المُعَرَّسِ، وإِذَا دَخَلَ مَكَّةَ دَخَلَ مِنَ الثَّنِيةِ العُليَا وَيَخْرُجُ مِنَ الثَّنِيةِ السُّفْلى متفقٌ عليه.

**720/2 ـ** ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنە شەھرىدىن چىققاندا، شەجەرە دېگەن يولدىن چىقىپ، ئەرۇس دېگەن يولدىن كىرەتتى. مەككىگە كىرگەندە يۇقىرى يولدىن كىرىپ، چىققاندا تۆۋەن يولدىن چىقاتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 99 ـ باب

### ياخشى ئىشلارنى ئوڭ تەرەپتىن باشلاشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

كالوضوءِ وَ الغُسْلِ والتَّيَمُّمِ، ولبس الثوب والنعل والخف والسراويل ودخول المسجد، والسواك، والاكتحال، وتقليم الأظافر، وقص الشارب ونتف الإبط، وحلق الرأس، والسلام من الصلاة، والأكل

والشرب، والمصافحة، واستلام الحجر الأسود، والخروج من الخلاء، والأخذ والعطاء، وغير ذلك مما هو في معناه. ويستحب تقديم اليسار في ضد ذلك، كالامتخاط والبصاق عن اليسار، ودخول الخلاء، والخروج من المسجد، وخلع الخف والنعل والسراويل والثوب، والاستنجاء وفعل المستقذرات وأشباه ذلك.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فأما من أوتي كتابه بيمينه فيقول هاؤم اقرؤوا كتابيه﴾ (نامە ـ ئەمالى ئوڭ قولىغا بېرىلگەن ئادەم (خۇشاللىقدىن): «بۇ مېنىڭ نامە ـ ئەمالىمنى ئېلىپ ئوقۇپ بېقىڭلار، مەن ھېساباتىمغا مۇلاقەت بولىدىغانلىقىمغا مۇقەررەر ئىشەنگەن ئىدىم» دەيدۇ)[1] ﴿فَأَصْحَابُ الْمَيْمَنَةِ مَا أَصْحَابُ الْمَيْمَنَةِ وَأَصْحَابُ الْمَشْأَمَةِ مَا أَصْحَابُ الْمَشْأَمَةِ﴾ (بىرىنچى پىرقە) سائادەتمەنلەردۇر، سائادەتمەنلەر قانداق ئادەملەر؟ (ئۇلار نامە ـ ئەمالى ئوڭ تەرەپىدىن بېرىلگەن) ئادەملەردۇر. (ئىككىنچى پىرقە) بەختسىز ئادەملەردۇر، بەختسىز ئادەملەر قانداق ئادەملەر؟ (ئۇلار نامە ـ ئەمالى سول تەرەپىدىن بېرىلىدىغان ئادەملەردۇر)﴾[2].

مەسىلەن: تاھارەت ئېلىش، غۇسلى قىلىش، تەيەممۇم قىلىش، كىيىم، ئۆتۈك ۋە ئاياغ كىيىملىرىنى كىيىش، مەسچىتكە كىرىش، چىش چوتكىلاش، سۇرمە تارتىش، تىرناق ئېلىش، بۇرۇتنى قىسقارتىش، قولتۇقنىڭ تۈكىنى ئېلىش، چاچ ئېلىش، نامازدىن چىققاندا سالام قىلىش، تاماق يېيىش، سۇ ئىچىش، كۆرۈشۈش، «كەبە» دىكى قارا تاشنى سۆيۈش، ھاجەتخانىدىن چىقىش، نەرسە قوبۇل قىلىش ۋە بېرىش قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسىدە ئوڭ تەرەپتىن باشلىنىدۇ.

ئەكسىچە تۆۋەندىكى ئىشلاردا سول تەرەپتىن باشلاش ياخشى ھېسابلىنىدۇ.

مەسىلەن: بۇرۇننى تازىلاش، تۈكۈرۈش، ھاجەتخانىغا كىرىش، مەسچىتتىن چىقىش، ئاياق ئۆتۈك قاتارلىقلارنى سېلىش، ئىستىنجا قىلىش قاتارلىق ئىشلارنى ۋە ئۆنكۈدىن باشقا ئادەمنى بىئارام قىلىپ قويىدىغان ئىشلارنى قىلىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

721/1 ـ وعن عائشة رضيَ اللَّه عنها قالَتْ: كَانَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُعْجِبُهُ التَّيمُّنُ في شأنِه كُلِّه: في طُهُورِهِ، وتَرَجُّلِهِ، وَتَنَعُّلِه. متفقٌ عليه.

721/1 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەممە ئىشنى ئوڭ تەرەپتىن باشلاشنى ياخشى كۆرەتتى. مەسىلەن: تاھارەت ئېلىش، چېچىنى تاراش، ئاياغ كىيىشكە ئوخشاش ئىشلار. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

722/2 ـ وعنها قالتْ: كانَتْ يَدُ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، اليُمْنى لِطَهُورِهِ وطَعَامِه، وكَانَتْ اليُسْرَىٰ لِخَلائِهِ وَمَا كَانَ منْ أذىً.

حديث صحيح، رواه أبو داود وغيره بإسناد صحيحٍ.

[1] سۈرە ھاققە 19 ـ ئايەت.

[2] سۈرە ۋاقىئە 8 ـ 9 ـ ئايەتلەر.

722/2 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاھارەت ئالغاندا، تاماق يېگەندە ئوڭ قولىنى ئىشلەتتى. ھاجەتكە كىرگەندە ۋە مەينەت نەرسىلەرنى تازىلىغاندا سول قولىنى ئىشلەتتى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

723/3 ـ وعن أم عَطِيةَ رضي اللّه عنها أن النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ لَهُنَّ في غَسْلِ ابْنَتِهِ زَيْنَبَ رضي اللّه عنها: «ابْدَأْنَ بِميامِنِهَا وَمَواضِعِ الوُضُوءِ مِنْها» متفقٌ عليه.

723/3 ـ ئۇممۇ ئەتىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئاياللار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزى زەينەپنىڭ جەسىدىنى يۇيدىغان ۋاقىتتا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: «سىلەر ئۇنىڭ ئوڭ تەرىپىدىن باشلاپ يۇيۇڭلار، تاھارەت ئېلىشنىڭ تەرتىۋى بويىچە ئېلىپ بېرىلسۇن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

724/4 ـ وعن أبي هُريرة رضيَ اللّه عنه أنَّ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذا انْتَعَلَ أحدُكُمْ فَلْيبْدَأْ باليُمْنى، وَإذا نَزَعَ فَلْيبْدَأْ بِالشِّمالِ. لِتَكُنِ اليُمْنى أوَّلَهُما تُنْعَلُ، وآخِرَهُمَا تُنْزَعُ» متفقٌ عليه.

724/4 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاياغ كىيمەكچى بولساڭلار ئوڭ پۇتتىن باشلاپ كىيىڭلار، سالماقچى بولساڭلار سول پۇتتىن باشلاپ سېلىڭلار. ئىسكىلاردا چىڭ تۇتۇڭلاركى، كىيىش ئوڭدىن، سېلىش سولدىن!». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

725/5 ـ وعن حَفْصَةَ رضي اللّه عنها أنَّ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كان يَجْعَلُ يَمينَهُ لطَعَامِهِ وَشَرَابِهِ وثيابه ويَجعَلُ يَسارَهُ لما سِوى ذلكَ رواه أبو داود والترمذي وغيره.

725/5 ـ ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماق يېگەندە، سۇ ئىچكەندە، كىيىم كىيگەندە ئوڭ قولىنى ئىشلەتتى، باشقا ئىشلارنى سول قولى بىلەن قىلاتتى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

726/6 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه أنَّ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذا لَبِسْتُمْ، وَإذا تَوَضَّأْتُم، فَابْدؤُوا بِأيَامِنِكُمْ» حديث صحيح. رواه أبو داود والترمذي بإسناد صحيح.

726/6 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر كىيىم كىيگەندە، تاھارەت ئالغاندا ئوڭ تەرەپتىن باشلاڭلار». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

727/7 ـ وعن أنس رضي اللّه عنه أن رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أتى مِنًى: فَأتَى الجَمْرَةَ فَرماهَا، ثُمَّ أتَى مَنْزِلهُ بِمنًى، ونَحَرَ، ثُمَّ قال لِلحلاَّقِ» خُذْ» وَأشَارَ إلى جَانِبِه الأيمنِ، ثُم الأيسَرِ ثُمَّ جعَلَ يُعطِيهِ النَّاسَ. متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ: لَمَّا رمى الجمْرَةَ، ونَحَرَ نُسُكَهُ وَحَلَقَ: نَاوَلَ الحلاقَ شِقَّهُ الأيْمنَ فَحلَقَه، ثُمَّ دعَا أبَا طَلحةَ الأنصاريَّ رضي اللّه عنه، فَأعطَاهُ إيَّاهُ، ثُمَّ نَاوَلَهُ الشقَّ الأيْسَرَ فقال: «احْلِقْ» فَحلَقَهُ فَأعْطَاهُ أبا طلحة فقال: «اقسِمْهُ بَيْنَ النَّاسِ».

727/7 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مىنا تېغىغا كېلىپ، شەيتانغا تاش ئاتتى. ئاندىن مىنادىكى چېدىرغا كېلىپ قۇربانلىق قىلدى. ئاندىن ساتىراچقا: بېشىنىڭ ئوڭ تەرىپىنى كۆرسىتىپ «بۇ يەردىن باشلاپ ئالغىن» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چېچىنى كىشىلەرگە بىرىنچىدىن باشلىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: شەيتانغا تاش ئېتىپ بولغاندىن كېيىن ئاندىن قۇربانلىق قىلدى. ئاندىن ساتىراچقا بېشىنىڭ ئوڭ تەرىپىنى تۇتۇپ بەردى. ساتىراچ باشنى چۈشۈردى. ئاندىن ئەبۇتەلھە ئەنسارىنى چاقىرىپ ئۇنىڭغا ئوڭ تەرىپىنىڭ چېچىنى بەردى. ئاندىن سول تەرىپىنى ساتىراچقا تۇتۇپ بېرىپ: «چۈشۈرگىن» دېدى. ساتىراچ باشنى چۈشۈردى. ئاندىن سول تەرەپنىڭ چېچىنى ئەبۇتەلھەگە بېرىپ: «بۇ چاچنى كىشىلەرگە تارقىتىپ بەرگىن» دېدى.

## 100 ـ باب

## غىزالانماقنىڭ قائىدە ـ يوسۇنلىرى

### تاماقتىن بۇرۇن "بىسمىللا" تاماقتىن كېيىن "ئەلھەمدۇلىللاھ" دېيىش توغرىسىدا

728/1 ـ عن عُمَرَ بنِ أبي سلَمَة رضي اللَّه عنهما قال: قال لي رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «سَمِّ اللَّه وكُلْ بِيمِينكَ، وكُلْ مِمَّا يَلِيكَ». متفقٌ عليه.

728/1 ـ ئۆمەر ئىبنى ئەبۇسەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «تاماق يېگەندە بىسمىللا (يەنى الله نىڭ نامى بىلەن باشلايمەن) دېگىن ۋە ئوڭ قولۇڭ بىلەن ئۆزەڭنىڭ ئالدىدىن يېگىن» دېگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

729/2 ـ وعن عَائشة رضي اللَّه عنها قالَتْ: قالَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إذا أكل أَحَدُكُمْ فَلْيَذْكُر اسْمَ اللَّه تعالى، فإنْ نسي أَنْ يَذْكُرَ اسْمَ اللَّه تَعَالَى في أَوَّلِهِ، فَلْيَقُلْ: بِسْمِ اللَّه أَوَّلَهُ وَآخِرَهُ».

رواه أبو داود، والترمذي، وقال: حديث حسن صحيح.

729/2 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى تاماق يېگەندە بىسمىللا دەپ باشلىشى كېرەك! ئەگەر بېشىدا بىسمىللا دېيىشنى ئۇنتۇپ قالغان بولسا، ئېسىگە كەلگەن ھامان تاماقنىڭ بېشى ۋە ئاخىرىسىدا الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن» دېيىشى كېرەك». [ئەبۇداۋۇد تىرمىزىدىن]

730/3 ـ وعن جابِرٍ، رضي اللَّه عنه قال: سَمِعتُ رسولَ اللَّه يقولُ: «إِذا دخل الرَّجُل بيْتَهُ، فَذَكَرَ اللَّه عِنْد دُخُولِهِ وعِنْدَ طَعامِهِ، قال الشَّيْطانُ لأَصحَابِهِ: لا مبيتَ لَكُمْ ولا عشَاءَ، وإِذا دخَل، فَلَم يَذكُر اللَّه تَعَالى عِنْد دخُولِهِ، قال الشَّيْطَانُ: أَدْركتمُ المبيت، وإِذا لَم يَذْكُرِ اللَّه تعَالى عِنْد طَعامِهِ قال: أَدْركْتُمُ المبيتَ وَالعَشاءَ» رواه مسلم.

730/3 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كىمكى ئۆيىگە كىرگەندە ۋە تاماق يېگەندە بىسمىللا

دىسە شەيتان ئۆز ھەمراھلىرىغا: سىلەرگە بۇ يەردە ئورۇن يوق، كەچلىك تاماقمۇ يوق دەيدۇ. ئەگەر ئۇ ئۆيگە كىرگەندە بىسمىللا دېمىسە، شەيتان ھەمراھلىرىغا: سىلەرگە بۇ يەردە ئورۇن بار، دەيدۇ. ئەگەر ئۇ تاماق يېگەندە بىسمىللا دېمىسە، شەيتان ھەمراھلىرىغا: بۈگۈن ئاخشام سىلەرگە ئورۇن ۋە تاماق بار دەيدۇ» دەيدۇ. [مۇسلىمدىن]

731/4 ـ وعن حُذَيْفَةَ رضي اللَّه عنه قال: كنَّا إِذا حضَرْنَا مع رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم طَعَاماً، لَم نَضَعْ أَيدِينَا حتَّى يَبْدأَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَيَضَع يدَه. وَإِنَّا حَضَرْنَا معهُ مَرَّةً طَعاماً، فجاءَت جارِيَةٌ كأَنَّهَا تُدْفَعُ، فَذَهَبتْ لتَضعَ يَدهَا في الطَّعامِ، فَأَخَذَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِيدِهَا، ثُمَّ جَاءَ أَعْرابِيٌّ كأَنَّمَا يُدْفَعُ، فَأَخَذَ بِيدِهِ، فقال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ الشَّيْطانَ يَسْتَحِلُّ الطَّعامَ أَنْ لا يُذْكَرَ اسمُ اللَّهِ تَعَالى عليه. وإِنَّهُ جاءَ بهذهِ الجارِيةِ لِيسْتَحِلَّ بها، فَأَخَذتُ بِيدِهَا، فَجَاءَ بهذا الأَعْرَابِيِّ لِيستَحِلَّ بِهِ، فَأَخَذْتُ بِيدِهِ، والذي نَفسي بِيَدِهِ إِنَّ يدَهُ في يَدي مَعَ يَديْهِما» ثُمَّ ذَكَرَ اسم اللَّهِ وأَكَل. رواه مسلم.

731/4 ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە تاماق يېگەندە، بىز ھەر ۋاقىت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماققا قول تەككۈزگەندىن كېيىن، ئاندىن قول تەككۈزەتتۇق. بىر قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە تاماق يەۋەتقان ۋاقتىمىزدا، بىر كىچىك قىز كەلدى. گويا ئۇ قىز تاماق يېيىشكە ئالدىراپ كەتكەندەك قىلاتتى، كىشىلەر ئۇنىڭغا تاماق بەردى، ئۇ ئەمدىلا تاماققا قول ئۇزۇتىشىغا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ قولىنى تۇتۇۋالدى. ئاندىن يەنە بىر سەھرالىق كىشى كېلىپ، تاماق يېيىشكە ئالدىراپ قول ئۇزارتىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ قولىنىمۇ تۇتۇۋالدى ئاندىن مۇنداق دېدى: «تاماق يېگەندە بىسمىللا دەپ يېمىگەن كىشىنىڭ تامىقىنى شەيتان خالىغانچە يەيدۇ. شەيتان بۇ كىچىك قىز بىلەن كېلىپ تاماق يېيىشكە تەمشىلىۋىدى ئۇ قىزنىڭ قولىنى تۇتۇۋالدىم. ئاندىن شەيتان بۇ سەھرالىق كىشى بىلەن كېلىپ تاماق يېيىشكە تەمشىلىۋىدى. ئۇنىڭمۇ قولىنى تۇتۇۋالدىم. جېنىم ئىلكىدە بولغان الله بىلەن قەسەمكى، مەن ئۇ ئىككىسىنىڭ قولىنىمۇ تۇتۇش بىلەن بىرگە شەيتاننىڭ قولىنى تۇتۇۋالدىم» دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «بىسمىللا» دېگەندىن كېيىن تاماققا قول ئۇزاتتى . [مۇسلىمدىن]

732/5 ـ وعن أُميَّةَ بنِ مخْشِيٍّ الصَّحابيِّ رضيَ اللَّه عنه قال: كان رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم جالساً، ورَجُلٌ يأْكُلُ، فَلَمْ يُسمِّ اللَّه حَتَّى لَمْ يبْقَ مِنْ طَعَامِهِ إِلاّ لُقْمةٌ، فَلَمَّا رَفَعها إِلى فِيهِ، قال: بسم اللَّهِ أَوَّلَهُ وَآخِرَهُ، فَضَحِكَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ثم قال: «مَا زَالَ الشَّيْطَانُ يَأْكُلُ مَعَهُ، فَلمَّا ذَكَر اسمَ اللَّهِ استْقَاءَ مَا في بَطنِهِ».

رواه أَبو داود، والنسائي.

732/5 ـ ئۇمەييە ئىبنى مەخشى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئولتۇرغان بىر سورۇندا تاماق يېدى، بىراق «بىسمىللا» دەپ باشلىمىدى. بۇ كىشى ئەڭ ئاخىرقى بىر كاپام تاماقنى ئاغزىغا سېلىش ئالدىدا: «تاماقنىڭ بېشى ۋە ئاخىرىسىدا الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۈلۈپ تۇرۇپ: «شەيتان

دەسلەپتە ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە تاماق يەۋاتاتتى، بۇ كىشى "بىسمىللا" دېگەندە شەيتان يېگەن تامىقىنى قۇسۇپ چىقىرىۋەتتى. دېدى». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

733/6 ـ وعن عائشةَ رضيَ اللَّه عنها قالَتْ: كانَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَأْكُلُ طَعَاماً في سِتَّةٍ مِنْ أَصحَابِهِ، فَجَاءَ أَعْرابيٌّ، فَأَكَلَهُ بِلُقْمَتَيْنِ فقال رسولُ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَما إِنَّهُ لَوْ سَمَّى لَكَفَاكُمْ». رواه الترمذي، وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

733/6 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالتە ساھابە بىلەن تاماق يەۋاتاتتى، بىر سەھرالىق ئادەم كەلدى، ئۇ كىشى ئىككى كاپام تاماق يېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر ئۇ كىشى «بىسمىللا» دەپ تاماق يېگەن بولسا، بۇ تاماق سىلەرنىڭ قورسىقىڭلارنىڭ تويۇشىغا يېتەتتى» دېدى. [تىرمىزىدىن]

734/7 ـ وعن أبي أُمامة رضيَ اللَّه عنهُ أَنَّ النَبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ إِذا رَفَعَ مَائِدَتَهُ قال: «الحَمْدُ للَّه كَثيراً طَيِّباً مُبَارَكاً فِيه، غَيرَ مَكْفِيٍّ وَلا مُودَّعٍ وَلا مُسْتَغْنًى عَنْهُ رَبَّنَا» رواه البخاري.

734/7 ـ ئەبۇئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام داستىخاندىن قوپقاندا «بارلىق ھەمدۇسانا پاك ۋە بەرىكەتلىك بولغان الله غا خاستۇركى، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچكىم بىزگە رىزىق بېرەلمەيدۇ. بىزگە رىزىق بېرىشكە الله يېتەرلىكتۇر. بىز پەرۋەردىگارىمىز الله غا موھتاجمىز» دەيتتى. [بۇخارىدىن]

735/8 ـ وعن مُعَاذِ بن أنسٍ رضيَ اللَّهُ عنه قَالَ: قال رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: منْ أَكَلَ طَعَاماً فقال: الحَمْدُ للَّهِ الذي أَطْعَمَني هذا، وَرَزَقَنِيهِ مِنْ غيْرِ حَوْلٍ مِنِّي وَلا قُوَّةٍ، غُفِرَ لَهُ مَا تَقَدَّمَ مِنْ ذَنْبِهِ» رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

735/8 ـ مۇئاز ئىبنى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى تاماق يېسە ئاندىن بارلىق ھەمدۇسانا الله غا خاستۇر، ئۇ ماڭا بۇ تاماقنى مېنىڭ كۈچ قۇۋۋىتىمسىز رىزىق قىلىپ بەردى. دېسە ئۇنىڭ بۇرۇن ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ» [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 101 ـ باب

## تاماققا ئەيىب قويماسلىق ۋە تاماقنى ماختاشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

736/1 ـ عن أَبي هُريرة رضيَ اللَّهُ عنهُ قال: «ما عَابَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم طَعَاماً قَطُّ، إِن اشْتَهَاه أَكَلَهُ، وإِنْ كَرِهَهُ تَرَكَهُ» متفقٌ عليه.

736/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەزەلدىنلا تاماققا ئەيىب قويمايتتى، كۆڭلى تارتسا يەيتتى، كۆڭلى تارتمىسا يېمەيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

737/2 ـ وعن جابرٍ رضيَ اللَّه عنه أَنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم سَأَلَ أَهْلَهُ الأُدْمَ فقالوا: ما عِنْدَنَا إِلاَّ خَلٌّ، فَدَعَا بِهِ، فَجَعل يَأْكُلُ ويقول: «نِعْمَ الأُدْمُ الخَلُّ نِعْمَ الأُدْمُ الخَلُّ» رواه مسلم.

737/2 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيىدىكىلەردىن نان بىلەن قوشۇپ يەيدىغان نەرسىنىڭ بار ـ يوقلىقىنى سورىدى، ئائىلىسىدىكىلەر ئۇنىڭغا: بىزدە پەقەت سىركە بار، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بولىدۇ، ئەكىلىڭلار» دېدى، ۋە بىر تەرەپتىن يېگەچ: «سىركە نېمىدېگەن ياخشى قوشۇمچە سىركە نېمىدېگەن ياخشى قوشۇمچە!» دېدى. [مۇسلىمدىن]

## 102 ـ باب

### روزا تۇتقان ئادەم ئىپتار بولمىغان ۋاقىتتا تاماق كەلتۈرۈلسە قانداق قىلىدىغانلىقى توغرىسىدا

738/1 ـ عن أبي هُريرة رضيَ اللَّه عنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا دُعِيَ أَحَدُكُمْ، فَلْيُجِبْ، فَإِنْ كان صائماً فَلْيُصلِّ، وَإِنْ كانَ مُفْطِراً فَلْيَطْعَمْ» رواه مسلم.

قال العُلَمَاءُ: مَعْنى. « فَلْيُصَلِّ» فلْيدْعُ ومعنى« فَلْيطْعَمْ» فلْيَأْكُلْ.

738/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن بىرىڭلار تاماق يېيىشكە تەكلىپ قىلىنسا، ئۇ يەرگە بارسۇن. ئەگەر ئۇ روزا تۇتۇۋالغان بولسا دۇئا قىلسۇن، ئەگەر روزا تۇتمىغان بولسا تاماقنى يەۋەرسۇن». [مۇسلىمدىن]

## 103 ـ باب

### تەكلىپ قىلىنغان سورۇنغا بىرىشتا بىركىشى ئەگىشۇالسا قانداق قىلىشى كېرەكلىكى توغرىسىدا

739/1 ـ عن أبي مسعودِ البَدْرِيِّ رضيَ اللَّه عنه قال: دَعا رجُلٌ النَّبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لِطعَامٍ صَنَعَهُ لَهُ خَامِس خَمْسَةٍ، فَتَبِعهُمْ رَجُلٌ، فَلمَّا بَلَغَ الباب، قال النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ هذا تَبِعَنا، فإِنْ شئت أَنْ تَأْذنَ لَهُ، وإِنْ شِئتَ رَجَعَ» قال: بل آذَنُ لهُ يا رسولَ اللَّهِ. متفقٌ عليه.

739/1 ـ ئەبۇمەسئۇد بەدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىركىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى بەش كىشىلىك تاماق تەييارلانغان سورۇنغا تەكلىپ قىلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەشىنچىسى ئىدى. بىراق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇ سورۇنغا ماڭغاندا يەنە بىر كىشى ئۇنىڭغا ئەگىشىۋالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھىپخانىنىڭ ئۆيىنىڭ ئالدىغا كەلگەندە ساھىپخانغا: «بۇ كىشى بىزگە ئەگىشىپ كەلدى، ئەگەر خالىساڭ كىرگۈزۇالغىن، خالىمىساڭ قايتىپ كەتسۇن» دېدى. ئۆي ئىگىسى: بولىدۇ، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇنىڭغا رۇخسەت قىلدىم، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 104 ـ باب

## تاماقنى ئۆزىنىڭ ئالدىدىن يېيىش ۋە تاماق يېيىشنىڭ ئەدەپ ـ قائىدىسىنى بىلمىگەن كىشىلەرگە نەسىھەت قىلىش توغرىسىدا

740/1 ـ عن عمر بن أبي سَلَمَةَ رضي اللّه عنهما قال: كُنتُ غلاماً في حِجْرِ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وكَانتْ يَدِي تَطِيشُ في الصَّحْفَةِ فقال لي رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَا غُلامُ سَمِّ اللّه تعالى وَكُلْ بيمينِكَ وكلْ مِمَّا يَلِيكَ» متفقٌ عليه.

قوله: «تَطِيشُ» بكسر الطاءِ وبعدها ياء مثناة من تحت، معناه: تتحرّك وتمتدّ إلى نواحي الصَّحْفَةِ.

**740/1** ـ ئۆمەر ئىبنى ئەبۇسەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەربىيىسىدە تۇرۇۋاتقان بالا ئىدىم. تاماق يېگەن چاغدا قولۇم تاۋاقنىڭ ھەممە يېرىدە چېپىپ يۈرەتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى بالام! تاماق يېگەندە بىسمىللا (يەنى الله نىڭ نامى بىلەن باشلايمەن) دېگىن ۋە ئوڭ قولۇڭ بىلەن ئۆزەڭنىڭ ئالدىدىن يېگىن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

741/2 ـ وعن سَلَمَةَ بنِ الأكوعِ رضيَ اللّه عنه أن رَجُلاً أكلَ عِنْدَ رسولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بشِمالِه فقال: «كُلْ بِيَمِينكَ» قال: لا أَسْتطِيعُ قالَ: «لا اسْتَطَعْتَ،» ما مَنَعَهُ إِلاَّ الكِبْرُ، فَمَا رَفَعَهَا إِلى فِيهِ. رواه مسلم.

**741/2** ـ سەلەمە ئىبنى ئەكۋەئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدا سول قولى بىلەن تاماق يېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «تاماقنى ئوڭ قولۇڭ بىلەن يېگىن» دېدى. ئۇ كىشى: ئوڭ قولۇم بىلەن يېيەلمەيمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يېيەلمىگەيسەن» دېدى. ئۇ كىشىنى ئوڭ قولى بىلەن يېيىشتىن پەقەت تەكەببۇرلۇقى توسقان ئىدى. كېيىنمۇ ئۇ كىشى ئوڭ قولىنى ئاغزى تەرەپكە كۆتۈرەلمىدى. [مۇسلىمدىن]

### 105 ـ باب

## كۆپچىلىك بىلەن يىمەك يېگەندە ھەمراھىنىڭ رۇخسىتىسىز خورما ياكى باشقا نەرسىنى قوشلاپ يېيىشتىن توسقانلىق توغرىسىدا

742/1 ـ عن جبَلَةَ بن سُحَيْم قال: أَصابَنا عامُ سَنَةٍ مع ابْنِ الزُّبَيْرِ، فرُزِقْنَا تَمْراً، وَكانَ عَبْدُ اللّه بنُ عمر رضي اللّه عنهما يمُر بنا ونحْنُ نأْكُلُ، فيقولُ: لا تُقَارِنُوا، فإِن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَهى عنِ الإقرانِ، ثم يقولُ: «إِلاَّ أَنْ يَسْتَأْذِنَ الرَّجُلُ أَخَاهُ» متفقٌ عليه.

**742/1** ـ جەبەلە ئىبنى سۇھەيم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز قۇرغاقچىلىقتا ئۇچرىغان يىللاردا، ئىبنى زۇبەير بىلەن بىللە ئىدۇق. كىشىلەر بىزگە ئازراق خورما سەدىقە قىلدى، بىز خورمىلارنى يەۋاتقان ۋاقتىمىزدا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما يېنىمىزدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ: سىلەر بىرلا ۋاقىتتا ئىككى تالدىن يېمەڭلار! چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام

جۇپىلەپ، قوشلاپ يېيىشتىن توسقان، «لېكىن ھەمراھىنىڭ رۇخسىتى بىلەن بولسا بولىدۇ» دېگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

106 ـ باب

تاماق يەپ قورسىقى تويمايدىغان كىشىلەرنىڭ نېمە دېيىدىغانلىقى ۋە نېمە قىلىدىغانلىقى توغرىسىدا

743/1 ـ عن وَحْشيٍّ بنِ حرب رضيَ اللَّه عنه أن أَصحابَ رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالُوا: يا رسولَ اللَّهِ، إِنَّا نَأْكُلُ ولا نَشْبَعُ؟ قال: «فَلَعَلَّكُمْ تَفْتَرِقُونَ» قالُوا: نَعَمْ. قال: فَاجْتَمِعُوا عَلَى طَعَامِكُمْ، وَاذْكُرُوا اسْمَ اللَّهِ، يُبَارَكْ لَكُمْ فيه» رواه أبو داود

743/1 ـ ۋەھشى ئىبنى ھەرب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ساھابىلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىز تاماق يېسەك قورسىقىمىز تويمايدۇ، قانداق قىلىمىز؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر تاماقنى ئايرىم ـ ئايرىم يەمسىلەر!» دېدى. بىز: شۇنداق، دەپ جاۋاب بەردۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تاماقلارنى بىر قاچىغا يىغىپ يەڭلار! الله نىڭ نامى بىلەن باشلاڭلار! الله سىلەرنىڭ تاماقلارغا بەرىكەت بېرىدۇ» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

107 ـ باب

تاۋاقتا تاماق يېگەندە تاۋاقنىڭ ئەتراپىدىن باشلاپ يېيىش، ھەرگىزمۇ ئوتتۇرىدىن يېمەسلىك توغرىسىدا

فيه: قوله صلى الله عليه وسلم: «وكل مما يليك». متفق عليه كما سبق.

744/1 ـ عن ابن عباس رضيَ اللَّه عنهما عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الْبَرَكَةُ تَنْزِلُ وَسَطَ الطَّعَامِ فَكُلُوا مِنْ حَافَّتَيْهِ ولاَ تَأْكُلُوا مِن وَسَطِهِ» رواه أبو داود، والترمذي، وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

744/1 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تاماقنىڭ بەرىكىتى ئوتتۇرىدا بولىدۇ. سىلەر ئەتراپىدىن باشلاپ يەڭلار، ئوتتۇرىدىن يېمەڭلار». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

745/2 ـ وعن عبدِ اللَّه بن بُسْرٍ رضيَ اللَّه عنه قال: كان لِلنبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَصْعَةٌ يُقالُ لها: الْغَرَّاءُ، يَحْمِلُهَا أَرْبَعَةُ رِجالٍ، فَلمَّا أَضْحوا وَسَجَدُوا الضُّحى أُتِي بِتَلْكَ الْقَصْعَةِ، يعني وقد ثُرِدَ فيها، فالتَفُّوا عليها، فَلَمَّا كَثُرُوا جَثَا رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقالَ أعرابيٌّ: ما هذه الجِلْسةُ؟ قال رسولُ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: إِنَّ اللَّه جَعَلني عَبْداً كَرِيماً، ولَمْ يجْعَلْني جَباراً عَنيداً، ثمَّ قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «كُلُوا مِنْ حَوَالَيْهَا، وَدَعُوا ذِرْوَتَهَا يُبَارَكْ فيها» رواه أبو داودَ بإِسناد جيد.

745/2 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى بۇسىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدا تۆت ئادەم ئاران كۆتۈرەلەيدىغان چوڭ بىر ئاق قاچا بار ئىدى. چاشكا ۋاقتى بولغاندا، كۆپچىلىك ئىككى رەكئەت چاشكا نامىزى ئوقۇدى، ئاندىن ئاق قاچىدا تەييارلانغان شورپا

ئېلىپ كېلىندى. كۆپچىلىك ئاق قاچىنى چۆرىدەپ ئولتۇرۇشتى، ئادەمنىڭ كۆپلىكىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۈكۈنۈپ ئولتۇرۇشقا مەجبۇر بولدى. بىر سەھرالىق كىشى: نېمىشقا بۇنداق قىستاڭچىلىق؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله مېنى كەڭ قورساق يارىتىپتىكەن، مىجەزى ناھايىتى ئوسال ۋە بېخىل قىلىپ ياراتماپتىكەن، دېدى. ئاندىن «جامائەت تاماقنى ئۆز ئالدىڭلاردىن باشلاپ يەڭلار، تاماقنىڭ ئوتتۇرىسىدىن يېمەڭلار، مۇشۇنداق قىلساڭلار، الله ئۇنىڭغا بەرىكەت بېرىدۇ» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 108 ـ باب

## يۆلىنىپ تۇرۇپ تاماق يېيىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

746/1 ـ عن أبي جُحَيْفَةَ وهبِ بنِ عبد اللَّه رضي اللَّه عنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا آكُلُ مُتَّكِئاً» رواه البخاري.

قال الخَطَّابيُّ: المُتَّكِيءُ هُنا: هو الجالِسُ مُعْتَمِداً على وِطاءٍ تحته، قال: وأرَادَ أنَّهُ لا يَقْعُدُ عَلى الْوطَاءِ والْوسائِدِ كَفعْلِ مَنْ يُرِيدُ الإكْثار مِنَ الطعامِ بل يَقْعدُ مُسْتَوْفِزاً لا مُسْتوْطِئاً، ويَأْكُلُ بُلْغَةً. هذا كلامْ الخطَّابي، وأشَار غَيْرهُ إِلى أنَّ المتكيءَ هو المائلُ عَلى جَنْبِه، واللَّه أعلم.

746/1 ـ ئەبۇجۇھەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەن: «مەن تاماق يېگەندە يۆلىنىپ تۇرۇپ يېمەيمەن». [بۇخارىدىن]

747/2 ـ وعن أنسٍ رضي اللَّه عنه قال: رَأَيْتُ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم جالساً مُقْعِياً يَأْكُلُ تَمْراً، رواه مسلم.

«المُقْعِي» هو الذي يُلْصِقُ أَلْيَتيهِ بالأَرضِ، ويُنْصِبُ ساقَيْهِ.

747/2 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كاسىسىنى يەرگە قويۇپ ئىككى پاچىقىنى تىكلەپ ئولتۇرۇپ خورما يېگەنلىكىنى كۆرگەن. [مۇسلىمدىن]

## 109 ـ باب

## ئۈچ بارماق بىلەن تاماق يېيىش، بارماقلىرىنى ۋە قاچىلارنى يالاش، قاچىنى يالىغاندىن كېيىن سۈرتۈش، يەرگە چۈشۈپ كەتكەن تاماقنى پاكىزلىۋېتىپ يېيىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، بارماقلارنى يالىۋېتىشتىن ئىلگىرى سۈرتۈشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

748/1 ـ عن ابنِ عباسٍ رضي اللَّه عنهما قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إذا أكلَ أحدُكُمْ طَعَاماً، فَلا يَمسحْ أصابِعَهُ حتى يلعَقَهَا أو يُلْعِقَها» متفقٌ عليه.

748/1 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىرىڭلار تاماق يەپ بولغاندىن كېيىن، بارماقلىرىنى يالىۋەتمىگۈچە ئېرتمىسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

749/2 ـ وعن كعْبِ بنِ مالك رضيَ اللَّه عنه قال: رَأَيْتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَأْكُلُ بِثلاثِ أَصابِعَ فَإِذا فَرغَ لَعِقَهَا. رواه مسلم.

749/2 ـ كەئب ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاماقنى ئۈچ بارمىقى بىلەن ۋە تاماقنى يەپ بولغاندىن كېيىن بارماقلىرىنى يالىۋەتكەنلىكىنى كۆرگەن. [مۇسلىمدىن]

750/3 ـ وعن جابرٍ رضي اللَّه عنه أنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أمر بِلَعْقِ الأَصَابِعِ والصَّحْفَةِ وقال: «إِنَّكُمْ لا تَدرُونَ في أَيِّ طعَامِكم البَرَكةُ» رواه مسلم.

750/3 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى بارماقلىرىمىزنى ۋە تاماق قاچىمىزنى يالىۋېتىشقا بۇيرۇيتتى ۋە «بەرىكەتنىڭ تامىقىڭلارنىڭ قايسىسىدا ئىكەنلىكىنى بىلمەيسىلەر» دەيتتى. [مۇسلىمدىن]

751/4 ـ وعنه أن رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذا وقعت لُقمَةُ أحدِكُمْ، فَلْيَأْخُذْهَا فَلْيُمِطْ ما كان بها من أذًى ولْيَأْكُلْهَا، ولا يدَعْها للشَّيطَانِ، ولا يمسَحْ يَدهُ بِالمِنْدِيلِ حتَّى يَلعقَ أَصَابِعَهُ، فإنه لا يَدرِي في أيِّ طعامِهِ البركةُ» رواه مسلم.

751/4 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن بىرىڭلارنىڭ يېگەن تامىقىدىن بىر لوقما چۈشۈپ كەتسە، ئېرتۇۋېتىپ يەۋەتسۇن! شەيتانغا قالدۇرۇپ قويمىسۇن بارماقلىرىنى يالىۋەتمىگىچە لۆڭگە بىلەن قولىنى ئېرتىۋەتمىسۇن، چۈنكى ئۇ ئادەم بەرىكەتنىڭ تامىقىنىڭ قايسىسىدا ئىكەنلىكىنى بىلمەيدۇ». [مۇسلىمدىن]

752/5 ـ وعنه أن رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إن الشَّيْطَانَ يَحضرُ أحدَكُم عِند كُلِّ شَيءٍ مِنْ شَأْنِهِ، حتى يَحْضُرَهُ عِندَ طعَامِهِ، فَإِذا سَقَطَتْ لُقْمةُ أحَدِكم فَلْيَأْخذْهَا فَلْيُمِطْ ما كانَ بها مِن أَذى، ثُمَّ لِيَأْكُلْهَا ولا يَدَعها للشَّيْطَانِ، فإذا فَرغَ فَلْيَلْعَقْ أَصابِعهُ فإنَّه لا يدري في أيِّ طعامِهِ تكون البرَكَةُ» رواه مسلم.

752/5 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار مەيلى نېمە ئىش قىلمىسۇن، شەيتان ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولىدۇ، ھەتتا تاماققىمۇ كېلىدۇ، ئەگەر يېمەكلىك يەرگە چۈشۈپ كەتسە، تېرىپ پاكىزلىغاندىن كېيىن يەۋەتسۇن، ئۇنى شەيتانغا قالدۇرۇپ قويمىسۇن، تاماقتىن كېيىن بارماقلىرىنى يالىۋەتسۇن، چۈنكى ئۇ ئادەم بەرىكەتنىڭ تامىقىنىڭ قايسىسىدا ئىكەنلىكىنى بىلمەيدۇ». [مۇسلىمدىن]

753/6 ـ وعن أنسٍ رضي اللّه عنه قال: كان: رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذا أَكَلَ طعَاماً، لعِقَ أَصَابِعَهُ الثَّلاثَ، وقالَ: «إِذا سقَطَتْ لُقمةُ أحدكم فَلْيَأْخُذْها، وليمِطْ عنها الأذى، وليَأْكُلْهَا، ولا يَدعْهَا للشَّيطَانِ» وأَمَرَنَا أَن نَسلتَ القَصعةَ وقال: إِنَّكم لا تدْرُونَ في أَيِّ طَعَامِكم البَركةُ» رواه مُسلمٌ.

**753/6** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماق يېسە ئۈچ بارمىقىنى يالايتتى ۋە سىلەرنىڭ بىرىڭلارنىڭ بىرەر لوقما تامىقى يەرگە چۈشۈپ كەتسە، ئېلىپ پاكىزلىغاندىن كېيىن يەۋەتسۇن ئۇنى شەيتانغا ھەرگىزمۇ قالدۇرۇپ قويمىسۇن» دەيتتى. ئۇ يەنە قاچىدىكى تاماقنى پاكىز يېيىشىشكە بۇيرۇپ مۇنداق دەيتتى: «سىلەر تامىقىڭلارنىڭ بەرىكىتىنىڭ قايسى قىسمىدا ئىكەنلىكىنى بىلمەيسىلەر».[مۇسلىمدىن]

754/7 ـ وعن سعيد بنِ الحارث أنَّه سأل جابراً رضيَ اللّه عنه عن الوضوءِ مِمَّا مَسَّتِ النَّارُ، فقال: لا، قد كُنَّا زمنَ النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لا نجدُ مثلَ ذلك من الطعامِ إلاَّ قلِيلاً، فإِذا نَحنُ وجدناهُ، لَم يَكُنْ لَنَا مَنَادِيلُ إلا أَكُفَّنَا وسَوَاعدنَا وأَقْدَامَنَا، ثُمَّ نُصَلِّي ولَا نَتَوَضَّأُ. رواه البخاري.

**754/7** ـ سەئىد ئىبنى ھارىستىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى: ئوتتا قاقلاپ پىشۇرۇلغان تاماقنى يېگەندىن كېيىن كىچىك تاھارەت ئېلىش كېرەكمۇ؟ دەپ سورىدى. جابىر: ياق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا، بىز ئوتتا قاقلاپ پىشۇرۇلغان تائامنى ناھايىتى ئاز ئۇچرىتاتتۇق. ناۋادا بۇنداق تائام يەپ قالساق، يېنىمىزدا قول ياغلىق بولمىغانلىقتىن، قوللىرىمىزنى ئالقانلىرىمىزغا، بىلەكلىرىمىزگە ۋە پۇتلىرىمىزغا سۈرتىۋېتىپ، چىقىپ ناماز ئوقۇيتتۇق، قايتا تاھارەت ئالمايتتۇق، دەپ جاۋاپ بەردى. [بۇخارىدىن]

110 ـ باب

## كۆپ ئادەم يېگەن تاماقنىڭ بەرىكىتى توغرىسىدا

755/1 ـ عن أَبي هريرة رضيَ اللّه تعالى عنه قالَ: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «طَعَامُ الإثنينِ كافي الثَّلاثَةِ، وَطَعَامُ الثَلاثَةِ كافي الأَربعَةِ» متفقٌ عليه.

**755/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىككى ئادەمنىڭ يەيدىغان تامىقى ئۈچ ئادەمگە يېتىدۇ. ئۈچ ئادەمنىڭ يەيدىغان تامىقى بولسا تۆت ئادەمگە يېتىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

756/2 ـ وعن جابرٍ رضي اللّه عنهُ قال: سمعتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «طَعامُ الوَاحِدِ يَكْفِي الإِثْنَيْنِ، وطعامُ الإِثنينِ يكْفِي الأَربعةَ، وطعامُ الأَرْبَعَةِ يَكْفِي الثَّمانِيَةَ» رواه مسلم.

**756/2** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «بىر ئادەمنىڭ يەيدىغان تامىقى ئىككى ئادەمگە يېتىدۇ، ئىككى ئادەمنىڭ تامىقى تۆت ئادەمگە يېتىدۇ، تۆت ئادەمنىڭ يەيدىغان تامىقى بولسا سەككىز ئادەمگە يېتىدۇ». [مۇسلىمدىن]

## 111 ـ باب

### سۇ ئىچكەندە بىر كۆ تورۇپلا ئىچىۋەتمەي ئۈچ تىنىقتا ئىچىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، قاچىنىڭ ئىچىگە تىنىشقا بولمايدىغانلىقى، قاچىنى سۇ ئىچىشنى باشلاپ بەرگەن ئادەمنىڭ ئوڭ تەرىپىدىن ئايلاندۇرۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى قاتارلىق سۇ ئىچىشنىڭ توغرىسىدا

757/1 ـ عن أنسٍ رضي اللَّه عنه أن رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ يتنَفَّسُ في الشرَابِ ثَلاثاً. متفقٌ عليه.

**757/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۇنى ئۈچ تىنىقتا ئىچەتتى[1]. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**758/2** ـ وعن ابن عباسٍ رضي الله عنهما قال: قال رسول الله صَلّى ا ُ عَلْيِهِ وسَلم: «لا تَشْرُبوا واحِداً كَشُرْبِ الَبِعِ ، وَلكِن اشْرُبوا مَثْ وثُلاثَ، وسَموا إِذا أُنْتم شَرِبْتُمْ، واحْمدوا إِذا أُنْتُمْ رَفَعْتُمْ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن.

**758/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئاببا س رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سۇنى تۆگىگە ئوخشاش بىر قېتىمدىلا ئىچىۋەتمەڭلار، ئىككى ياكى ئۈچ بۆلۈپ ئىچىڭلار، سۇ ئىچكەندە «بىسمىللا» دەپ باشلاڭلار، ئىچىپ بولغاندىن كېيىن «ئەلھەمدۇلىللا» دەڭلار». [تىرمىزىدىن]

759/3 ـ وعن أبي قَتَادَةَ رضي اللَّه عنه أنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَهَى أن يُتَنَفَّسَ في الإناءِ متفقٌ عليه.

**759/3** ـ ئەبۇقەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۇ ئىچكەندە قاچىنىڭ ئىچىگە تىنىشنى چەكلىگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

760/4 ـ وعن أنسٍ رضي اللَّه عنه أن رسول الَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أُتِي بِلَبَنٍ قد شِيب بمَاءٍ، وعَنْ يمِينِهِ أعْرابي، وعَنْ يَسارِهِ أبو بَكرٍ رضي اللَّه عنه، فَشَرِبَ، ثُمَّ أَعْطَى الأَعْرَابيَّ وقال: «الأَيْمَنَ فالأَيمَنَ» متفقٌ عليه.

**760/4** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دوغاپ ئېلىپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوڭ تەرىپىدە بىر سەھرالىق كىشى، سول تەرىپىدە بولسا، ھەزرىتى ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دوغاپتىن ئازراق ئىچكەندىن كېيىن، سەھرالىق كىشىگە تۇتتى ۋە «ئوڭ تەرەپتىن ئايلانسۇن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

[1] قاچىدىكى سۇنى بىراقلا ئىچمەستىن توختاپ ـ توختاپ ئىچەتتى ۋە قاچىنىڭ ئىچىگە تىنمايتتى.

761/5 ـ وعن سهل بن سعد رضي اللّه عنه أن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أُتِيَ بشرابٍ، فشرِبَ مِنْهُ وعَنْ يَمِينِهِ غُلامٌ، وعن يَسَارِهِ أَشْيَاخٌ، فقال للغُلام» أَتَأْذَنُ لي أَنْ أُعْطِيَ هُؤلاءِ؟» فقال الغُلامُ: لا واللّهِ، لا أُوثِرُ بِنصِيبِي مِنكَ أَحَداً، فَتَلَّهُ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في يدهِ. متفقٌ عليه.

761/5 ـ سەھل ئىبنى سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر قاچا سۇ تۇتتى، بۇ ۋاقىتتا ئۇنىڭ ئوڭ تەرىپىدە بىر كىچىك بالا، سول تەرىپىدە بولسا، بىر قانچە ياشانغان كىشى بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۇدىن ئىچكەندىن كېيىن، ئوڭ تەرىپىدىكى بالىغا قاراپ: «مەن بۇ سۇنى ئالدى بىلەن ياشانغانلارغا بېرەي، رۇخسەت قىلامسەن؟» دەپ سورىدى. بالا: ياق، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سىزنىڭدىن كەلگەن نېسىۋەمنى ھېچكىمگە ئۆتۈنۈپ بەرمەيمەن! دېدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچىنى بالىغا تۇتتى[1]. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 112 ـ باب

## تۇلۇم ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىنىڭ ئاغزىدىن سۇ ئىچىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى ئەمما ھارامىۇ ئەمەسلىكى توغرىسىدا

762/1 ـ عن أبي سعيدٍ الخدْرِيِّ رضي اللّه عنه قال نَهَى رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عنِ اخْتِنَاثِ الأَسْقِيَةِ. يعنى: أَنْ تُكسَرَ أَفْوَاهُها، وَيُشْرَب منها. متفقٌ عليه.

762/1 ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاغزىنى چېقىۋېتىپ، سۇ ئىچىشنى چەكلىگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

763/2 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه قال: نَهَى رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أن يُشْرَبَ مِنْ في السِّقاءِ أو القِرْبَةِ. متفقٌ عليه.

763/2 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۇنى سۇ قاچىسى ياكى تۇلۇمنىڭ ئاغزىدىن ئىچىشنى چەكلىگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

764/3 ـ وعن أُمِّ ثابِتٍ كَبْشَةَ بِنْتِ ثَابتٍ أُخْتِ حَسَّانِ بْنِ ثابت رضي اللّه عنه وعنها قالت: دخَلَ علَيَّ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَشَرِبَ مِن في قِرْبَةٍ مُعَلَّقةٍ قَائماً. فَقُمْتُ إِلى فِيهَا فَقطَعْتُهُ، رواه الترمذي. وقال: حديث حسن صحيح.

وَإِنَّمَا قَطَعَتْها: لِتَحْفَظَ موْضِعَ فَم رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. وَتَتَبَرَّكَ بِهِ، وَتَصُونَهُ عَن الابتِذالِ، وَهذا الحَدِيثُ محْمُول على بَيانِ الجوازِ، والحديثان السابقان لبيان الأفضل والأكمل واللّه أعلم.

[1] ئۇ بالا ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئىدى.

764/3 ـ ئۇمموسابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى يوقلاپ كەپتۇ، ئۇ ئۆرە تۇرۇپ ئېسىقلىق تۇرغان تۇلۇمنىڭ ئاغزىدىن سۇ ئىچتى.[1] مەن ئورنۇمدىن تۇرۇپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۇ ئىچكەن تۇلۇمنىڭ ئاغزىنى كېسىۋالدىم ۋە تەۋەررۇك ئۈچۈن ساقلاپ قويدۇم. [تىرمىزىدىن]

## 113 ـ باب

## قاچىدىكى ئىچىملىككە پۈۋلەشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

765/1 ـ عن أبي سعيدٍ الخدريِّ رضي اللّه عنه أنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَهَى عَنِ النَّفخ في الشَّرابِ فقال رَجُلٌ: القذَاةُ أراها في الإِناءِ؟ فقال: «أَهْرِقْهَا» قال: فإِني لا أُرْوَى مِنْ نَفَسٍ وَاحِدٍ؟ قال: «فَأَبِنْ القَدَحَ إِذاً عَنْ فِيكَ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

765/1 ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچىدىكى ئىچىملىككە پۈۋلەشنى چەكلەيتتى. بىر كىشى: قاچىدا مەينەت نەرسە بارلىقىنى كۆرسەم قانداق قىلىمەن؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تۆكۈۋەت» دېدى. ئۇ كىشى سۇغا قانمايمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداق بولسا قاچىنى ئاغزىڭدىن يىراق تۇتۇپ تىنغىن» دېدى. [تىرمىزىدىن]

766/2 ـ وعن ابن عباس رضي اللّه عنهما أن النبى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَهَى أَن يُتَنَفَّسَ في الإِنَاءِ، أَوْ يُنْفَخَ فِيهِ، رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

766/2 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچىنىڭ ئىچىگە تىنىش ياكى پۈۋلەشتىن چەكلىدى. [تىرمىزىدىن]

## 114 ـ باب

## ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچىشنىڭ دۇرۇسلىقى لېكىن ئولتۇرۇپ سۇ ئىچكەننىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

767/1 ـ وعن ابن عباس رضي اللّه عنهما قال: سَقَيْتُ النَّبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِنْ زَمْزَمَ، فَشَرِبَ وَهُوَ قَائِمٌ. متفقٌ عليه.

767/1 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا زەمزەم سۈيى تۇتقان ئىدىم، ئۇ ئۆرە تۇرۇپ ئىچىۋەتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

768/2 ـ وعن النَّزَّال بنِ سبْرَةَ رضيَ اللّهُ عنه قال: أَتَى عَلِيٌّ رضيَ اللّهُ عنهُ باب الرَّحْبَةِ فَشَرِب قَائماً، وقالَ: إِنِّى رَأَيْتُ رَسولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فعل كما رَأَيْتُمُونى فَعَلْتُ، رواه البخارى.

---

[1] بۇ باپتىكى ئۇچۇنچى ھەدىس تۇلۇمنىڭ ئاغزىدىن سۇ ئىچىشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. بىرىنچى ۋە ئىككىنچى ھەدىس بولسا ئىچمەسلىكنىڭ ئەۋزەل ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ.

2/768 ـ نەززال ئىبنى سەبەرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كەڭ بىر مەيداندا ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچىپ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇشۇنداق قىلغانلىقىنى كۆرگەن، دېدى. [بۇخارىدىن]

769/3 ـ وعن ابن عمر رضيَ اللّه عنهما قال: كنَّا نَأْكُلُ عَلى عَهدِ رسُولِ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ونحْنُ نَمْشى، ونَشْرَبُ وَنحْنُ قيامٌ. رواهُ الترمذي، وقال: حديث حسن صحيح.

769/3 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا، مېڭىپ تۇرۇپ نەرسە ـ كېرەك يەيتتۇق، ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچەتتۇق. [تىرمىزىدىن]

770/4 ـ وعن عمرو بن شعيب عن أبيهِ عن جدِّه رضي اللّهُ عنه قال: رَأَيْتُ رسُول اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يشربُ قَائماً وقَاعِداً. رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

770/4 ـ ئەمرى ئىبنى شۇئەيب ئاتىسىدىن بوۋىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆرە تۇرۇپمۇ ۋە ئولتۇرۇپمۇ سۇ ئىچكەنلىكىنى كۆرگەن. [تىرمىزىدىن]

771/5 ـ وعن أنسٍ رضي اللّهُ عنه عن النبى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أنهُ نهَى أَنْ يشربَ الرّجُلُ قَائماً. قال قتادة: فَقلْنَا لأنَس: فالأكْلُ؟ قال: ذلكَ أَشَرُّ أَو أَخْبثُ رواهُ مسلم.

وفي رواية له أَنَّ النبى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم زَجَرَ عَنِ الشُّرْبِ قَائماً.

771/5 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەلۇم بىر كىشىنى ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچىشتىن توستى، قەتادە مۇنداق دەيدۇ: ئۆرە تۇرۇپ يېيىشچۇ؟ دەپ سورىدۇق. ئەنەس: ئۆرە تۇرۇپ يېيىش ياخشى ئەمەس، دېدى. [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچىشتىن توستى» دېيىلگەن.

772/6 ـ وعن أَبي هريرة رضي اللّه عنه قال: قالَ رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لاَ يشْرَبَن أَحدٌ مِنْكُمْ قَائماً، فَمَنْ نَسِيَ فَلْيَسْتَقيءْ» رواهُ مسلم.

772/6 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر قانداق ئادەم ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچمەسلىكى كېرەك، ئۇنتۇپ قىلىپ ئىچكەن بولسا سۇنى ياندۇرۋەتسۇن». [مۇسلىمدىن]

## 115 ـ باب

## كىشىلەرگە سۇ بەرگەن ئادەمنىڭ سۇنى ئەڭ ئاخىرىسىدا ئىچىشىنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

773/1 ـ عن أَبي قتادة رضيَ اللّه عنه عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «سَاقى القَوْمِ آخِرُهُمْ» يعنى: شرْباً. رواه الترمذي، وقال: حديث حسن صحيح.

**773/1** ـ ئەبۇقەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەرگە سۇ بەرگەن ئادەم سۇنى ئەڭ ئاخىرىسىدا ئىچىدۇ». [تىرمىزىدىن]

## 116 ـ باب

## ئالتۇن ياكى كۈمۈش بولمىغان ھەر خىل پاكىز قاچىلاردا سۇ ئىچىشكە بولىدىغانلىقى، قاچا ياكى قولنى ئىشلەتمەيمۇ ئۆستەڭ ۋە باشقا نەرسىدىن سۇ ئىچىشكە بولىدىغانلىقى، ئالتۇن ۋە كۈمۈش قاچىدا تاماق يېيىشى، سۇ ئىچىشى ۋە تاھارەت ئېلىشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى توغرىسىدا

774/1 ـ عنْ أنسٍ رضيَ اللَّه عنه قال: حَضَرَتِ الصَّلاةُ، فَقَامَ منْ كانَ قَريب الدَّارِ إِلى أَهْلِهِ، وبقِى قَوْمٌ فَأَتَى رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِمِخْضَب مِن حِجارَةٍ، فَصَغُرَ المِخْضَبُ أَن يبْسُطَ فِيهِ كَفَّهُ، فَتَوَضَّأَ القَوْمُ كُلُّهُمْ. قَالُوا: كَم كُنْتُمْ؟ قَالَ: ثَمَانِين وزِيادةً. متفقٌ عليه. هذه رواية البخاري.

وفي رواية له ولمسلم: أَنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم دَعا بإِناءٍ مِنْ ماءٍ، فأُتِيَ بِقَدحٍ رَحْرَاحٍ فِيهِ شَيءٌ مِنْ مَاءٍ، فَوَضَعَ أَصَابِعَهُ فِيهِ. قَالَ أنس: فَجعَلْتُ أَنْظُرُ إِلى الماءِ يَنْبُعُ مِنْ بَيْنِ أَصابِعِه، فَحزَرْتُ منْ تَوَضَّأَ ما بيْنَ السَّبْعِين إِلى الثَّمَانِينَ.

**774/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ، ناماز ۋاقتى كىرىپ قالدى، ئۆيى يېقىنلار، ئۆيىگە تاھارەت ئېلىشقا ماڭدى، يەنە بىر قىسىملىرى قايتمىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا تاشتىن ياسالغان قاچىدا سۇ كەلتۈرۈلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچىنىڭ كىچىكلىكىدىن قولىنى قاچىغا راھەت سالالمايتتى. كىشىلەرنىڭ ھەممىسى بۇ سۇدا تاھارەت ئېلىشتى.

كۆپچىلىك ئەنەستىن: سىلەر بۇ ۋاقىتتا قانچىلىك ئادەم ئىدىڭلار؟ دەپ سورىغىنىدا، ئۇ: سەكسەن، دەپ جاۋاب بەرگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

مۇسلىمنىڭ رىۋايىتىدە مۇنداق دەپ كەلگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر قاچا سۇ كەلتۈرۈشكە بۇيرۇدى. كىچىك بىر قاچىدا سۇ كەلتۈرۈلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قولىنى قاچىدىكى سۇغا سالدى. ئەنەس مۇنداق دەيدۇ: مەن سۇغا قارىسام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بارماقلىرى ئارىسىدىن سۇ بۇلدۇقلاپ چىقىۋاتاتتى. شۇ ۋاقىتتا ئۇ سۇدا تاھارەت ئالغان كىشى 70 بىلەن 80 نىڭ ئارىلىقىدا ئىدى.

775/1 ـ وعن عبد اللَّه بنِ زيدٍ رضي اللَّهُ عنه قال: أَتَى النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَأَخْرَجْنَا لَهُ مَاءً في تَوْرٍ مِنْ صُفرٍ فَتَوَضَّأَ. رواه البخاري.

**775/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنىڭ يېنىمىزغا كەلگەن ئىدى، بىز بىر مىس چۆگۈندە تاھارەت ئالىدىغان سۇ تەييارلاپ بەردۇق. [بۇخارىدىن]

776/2 ـ وعن جابر رضي اللّه عنه أنَّ رسُولَ اللّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم دَخَلَ على رَجُلٍ مِنَ الأَنْصارِ، ومَعهُ صاحبٌ لَهُ، فقالَ رسُولُ اللّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنْ كَانَ عِنْدَكَ مَاءٌ بَاتَ هَذِهِ اللَّيْلَةَ في شَنَّةٍ وَإلاَّ كَرعْنا» رواه البخاري. «الشَّنُّ»: القِرْبة.

776/2 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەمراھى بىلەن بىر ئەنسارىنىڭ قېشىغا كىرىپ: «سەندە تۇلۇمدا بىر كېچە تۇرغان سوغاق سۇ بولسا (ئەكىلىپ قۇيغىن) ئەگەر بولمىسا بىز سۇنى تۇلۇم بىلەنلا ئىچىمىز» دېدى. [بۇخارىدىن]

777/3 ـ وعن حذيفة رضي اللّه عنه قالَ: إنَّ النَّبِيَّ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم نَهَانَا عَن الحَرير والدِّيبَاج والشُّرْبِ في آنِيَةِ الذَّهَب والفِضَّةِ، وقال: «هِيَ لَهُمْ في الدُّنْيا، وهى لَكُمْ في الآخِرَةِ» متَّفقٌ عليه.

777/3 ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزلەرنى يىپەك ۋە تاۋار رەختلەردىن كىيىم كىيىشتىن، ئالتۇن ـ كۈمۈش قاچىلاردا سۇ ئىچىشتىن چەكلىدى ۋە: «بۇ خىل نەرسىلەر بۇ دۇنيادا دىنسىزلارنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن بېرىلگەن، ئاخىرەتتە سىلەرنىڭ پايدىلىنىشىڭلار ئۈچۈن بېرىلىدۇ» دەيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

778/4 ـ وعن أُمِّ سلمة رضي اللّه عنها أنَّ رسُولَ اللّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الذي يَشْرَبُ في آنِيَةِ الفِضَّةِ إنَّما يُجرْجِرُ في بَطْنِهِ نَارَ جَهَنَّمَ» متفق عليه.

وفي رواية لمسلم: «إنَّ الذي يَأْكُلُ أَوْ يَشْرَبُ في آنِيَةِ الفِضَّةِ والذَّهَبِ».

وفي رواية لَه: «مَنْ شَرِبَ في إناءٍ مِنْ ذَهَبٍ أَوْ فضةٍ فَإنَّما يُجرْجِرُ في بَطْنِهِ نَاراً مِنْ جَهَنَّمَ».

778/4 ـ ئۇممۇ سەلەمەدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئالتۇن ياكى كۈمۈش قاچىدا سۇ ئىچكەن ئادەم، دوزاخنىڭ ئوت ـ يالقۇنىنى ئىچكەن بىلەن ئوخشاش بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

مۇسلىمنىڭ بىر رىۋايىتىدە: ئالتۇن ۋە كۈمۈش قاچىدا تاماق يېگەن ۋە سۇ ئىچكەن ئادەم... دېيىلگەن. مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: كىمكى ئالتۇن ياكى كۈمۈش قاچىدا سۇ ئىچسە، دوزاخنىڭ ئوت يالقۇنىنى ئىچكەن بىلەن ئوخشاش بولىدۇ، دېيىلگەن.

## كىيىم ـ كېچەك توغرىسىدا

### 117 ـ باب

ئاق كىيىم كىيىشنىڭ ياخشىلىقى، قىزىل، يېشىل، سېرىق، قارا رەڭلىك كىيىملەرنى كىيىشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى، شۇنىڭدەك يىپەك رەختلەردىن باشقا پاختا، زىغىر تالالىق ۋە يۇڭ رەختلەردىن تىكىلگەن كىيىمنى كىيىشكە بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿يَا بَنِي آدَمَ قَدْ أَنْزَلْنَا عَلَيْكُمْ لِبَاساً يُوَارِي سَوْآتِكُمْ وَرِيشاً وَلِبَاسُ التَّقْوَى ذَلِكَ خَيْرٌ﴾ ﴿ ئى ئادەم باللىرى! سىلەرگە بىز ھەقىقەتەن ئەۋرىتىڭلارنى ياپىدىغان لىباسنى ۋە زىننەتلىنىدىغان لىباسنى چۈشۈردۇق، تەقۋادارلىق لىباسى ئەڭ ياخشىدۇر﴾[1] ﴿وَجَعَلَ لَكُمْ سَرَابِيلَ تَقِيكُمُ الْحَرَّ وَسَرَابِيلَ تَقِيكُمْ بَأْسَكُمْ﴾ ﴿سىلەرگە ئىسسىقتىن (ۋە سوغۇقتىن) ساقلىنىدىغان كىيىملەرنى، ئۇرۇشتا سىلەرنى (زىيان ـ زەخمەتتىن) ساقلايدىغان تۆمۈر كىيىملەرنى تەييار قىلدى﴾[2].

779/1 ـ وعن ابنِ عبّاس رضيَ اللّه عنهُما أنَّ رسُولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: الْبَسُوا مِنْ ثِيَابِكُمُ البَيَاضَ، فَإِنَّهَا مِن خَيْرِ ثِيابِكُمْ، وَكَفِّنُوا فِيها مَوْتَاكُمْ» رواهُ أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

**779/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاق كىيىم كىيىڭلار، ئاق كىيىم ھەقىقەتەن كىيىمڭلارنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر. ميىتلارنىمۇ ئاق رەخت بىلەن كېپەنلەڭلار» [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزى]

780/2 ـ وعن سَمُرَةَ رضيَ اللّه عنه قال: قالَ رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الْبَسُوا البَيَاضَ، فَإِنها أَطْهرُ وأَطَيبُ، وكَفِّنُوا فِيها مَوْتَاكُمْ» رواهُ النسائى، والحاكم وقال: حديث صحيح.

**780/2** ـ سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاق كىيىم كىيىڭلار، ئاق كىيىم ھەقىقەتەن پاكىز ۋە ياخشىدۇر. ميىتلارنىمۇ ئاق رەخت بىلەن كېپەنلەڭلار» [نەسەئى ۋە ھاكىمدىن]

781/3 ـ وعن البراءِ رضيَ اللّه عنه قال: كانَ رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَرْبُوعاً وَلَقَدْ رَأَيْتُهُ في حُلَّةِ حمْراءَ ما رأَيْتُ شَيْئاً قَطُّ أَحْسَنَ مِنْهُ. متَّفقٌ عليه.

**781/3** ـ بەرا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام غۇللۇق ئادەم ئىدى. مەن ئۇنىڭ چىرايلىق بىرتور قىزىل كىيىم[3] كىيىۋالغانلىقىنى كۆردۈم. مەن ئۇنىڭ ئۇچىسىدىكى كىيىمدىن چىرايلىق نەرسە كۆرۈپ باقمىدىم. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

782/4 ـ وعن أبي جُحَيْفَةَ وهْبِ بنِ عبدِ اللّهِ رضيَ اللّه عنهُ قال: رَأَيْتُ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بمَكَّةَ وَهُوَ بِالأَبْطَحِ في قُبَّةٍ لَهُ حمْراءَ مِنْ أَدَمٍ فَخَرَجَ بِلالٌ بِوَضوئِهِ، فَمِنْ نَاضِحٍ ونَائِلٍ، فَخَرَجَ النبى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وعَلَيْهِ حُلَّةٌ حَمْرَاءُ، كَأَنِّى أَنْظرُ إِلى بَيَاضِ ساقَيْهِ، فَتَوضَّأَ وَأَذَّنَ بِلالٌ، فَجَعَلْتُ أَتَتَبَّعُ فَاهُ ههُنَا وههُنَا، يقولُ يَمِيناً وشِمَالاً: حَيَّ عَلَى الصَّلاةِ، حيَّ على الفَلاَحِ. ثُمَّ رُكِزَتْ لَهُ عَنَزَةٌ، فَتَقَدَّمَ فَصَلَّى يَمُرُّ بَيْنَ يَدَيْهِ الكَلْبُ وَالحِمَارُ لاَ يُمْنعُ. متَّفقٌ عليه.

**782/4** ـ ئەبۇجۇھەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى مەككىنىڭ ”ئەبتەھ“ دېگەن يېرىگە تېرىدىن تىكىلگەن قىزىل چېدىر ئىچىدە كۆردۈم. بىلال ئۇنىڭ تاھارەتتىن ئاشقان سۈيىنى ئېلىپ چىقتى، بۇ سۈنى كىشىلەر تالىشىپ بەزىلەر ئازراق

---

[1] سۈرە ئەئراف 27 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە نەھلى 81 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] ھەدىستىكى بىر تور قىزىل كىيىم پۈتۈنلەي قىزىل بولماستىن، قىزىل چىكىتلىك ياكى قىزىل يوللۇق كىيىم بولۇشى مۇمكىن. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەرلىرنى قىزىل كىيىم كىيىشتىن توسقان.

ئالالمىدى، بەزىلەر خېلى كۆپ ئالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر تۇر قىزىل كىيىم كىيىپ سىرتقا چىقتى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاپپاق ئىككى پاچىقىنى كۆرگەندەك بولدۇم. ئۇ تاھارەت ئالدى، بىلال ئەزان توۋلىدى، ئۇ ئوڭغا ۋە سولغا بۇرۇلۇپ: ھەييە ئەلەسسەلاھ، ھەييە ئەلەسسەلاھ[1] دېدى. مەنمۇ ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ئوقۇدۇم. ئارقىدىن بىر كىشى ناماز ئوقۇيدىغان جاينىڭ ئالدىغا سىتىر قويدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىمام بولدى. ئۇنىڭ ئالدىدىن ئىت ئېشەك قاتارلىق ھايۋانلار ئۆتسىمۇ، نامازغا دەخلى قىلمايتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

783/5 ـ وعن أبي رِمْثة رفاعَةَ التَّمِيْمِيِّ رضيَ اللَّه عنه قال: رأيت رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وعلَيْه ثوبان أَخْضَرانِ. رواهُ أَبو داود، والترمذي بإِسْنَادٍ صحيح.

783/5 ـ ئەبۇرىمسە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىككى قۇر يېشىل كىيىم كىيگەنلىكىنى كۆرگەن. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

784/6 ـ وعن جابر رضيَ اللَّه عنه، أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم دَخَلَ يَوْمَ فَتْحِ مَكَّةَ وعَلَيْهِ عِمامةٌ سوْداءُ. رواهُ مسلم.

784/6 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەككە فەتھ بولغان كۈنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بېشىغا قارا رەڭلىك سەللە يۆگىۋالغان، ئىدى. [مۇسلىمدىن]

785/7 ـ وعن أبي سعيد عمرو بن حُرَيْثٍ رضيَ اللَّه عنه قال: كأني أنظر إلى رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وعَلَيْهِ عِمَامَةٌ سَوْدَاءُ قدْ أَرْخَى طَرَفيها بَيْنَ كتفيْهِ. رواه مسلم.

وفي روايةٍ له: أن رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم خَطَبَ النَّاسَ، وعَلَيْهِ عِمَامَة سَودَاءُ.

785/7 ـ ئەبۇسەئىد ئەمرى ئىبنى ھۇرەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قارا رەڭلىك سەللە يۆگىۋالغانلىقىنى ۋە سەللىنىڭ ئىككى ئۇچى ئىككى مۈرىسىگە چۈشۈپ تۇرغانلىقىنى كۆرگەن. [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قارا رەڭلىك سەللە كىيىپ كىشىلەرگە خۇتبە ئوقۇپ بەرگەن»

786/8 ـ وعن عائشة رضي اللَّه عنها قالت: كُفِّنَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في ثلاثة أَثْوَابٍ بيضٍ سَحُوليَّةٍ مِنْ كُرْسُفٍ، لَيْسَ فيهَا قَميصٌ وَلا عِمامَةٌ. متفقٌ عليه.

786/8 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كېپەنلىكى (يەمەندە ئىشلەنگەن) ئۈچ پارچە ئاق رەڭلىك قويۇق پاختا رەخت ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا كۆينەك كىيگۈزۈلمىدى ۋە سەللىمۇ يۆگەلمىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

787/9 ـ وعنها قالت: خَرَجَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ذات غَداةٍ وَعَلَيْهِ مِرْطٌ مُرَحَّلٌ منْ شَعْرٍ أَسود رواه مسلم.

[1] مەنىسى: نامازغا كېلىڭلار، نىجاتلىققا كېلىڭلار دېگەنلىكتۇر.

787/9 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: بىر كۈنى سەھەردە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قارا يۇڭدىن توقۇلغان تۈگىنىڭ ئىگىرىنىڭ سۈرىتى چۈشۈرۈلگەن كىيىم كىيىپ ئۆيدىن چىقىپ كەتتى. [مۇسلىمدىن]

788/10 ـ وعن المُغِيرةِ بن شُعْبَةَ رضي اللّه عنه قال: كُنْتُ مع رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ذاتَ ليلَة في مسيرٍ، فقال لي: «أمعَكَ مَاء؟» قلت: نَعَمْ، فَنَزَلَ عن راحِلتِهِ فَمَشى حتى توَارَى في سَوادِ اللَّيْلِ ثم جاءَ فَأَفْرَغْتُ علَيْهِ مِنَ الإِدَاوَةِ، فَغَسَلَ وَجْهَهُ وَعَلَيهِ جُبَّةٌ مِنْ صُوفٍ، فلم يَسْتَطِعْ أَنْ يُخْرِجَ ذِراعَيْهِ منها حتى أَخْرَجَهُمَا مِنْ أَسْفَلِ الجُبَّةِ، فَغَسَلَ ذِرَاعيْهِ وَمَسَحَ برأسِه ثُمَّ أَهْوَيْت لأَنزعَ خُفَّيْهِ فقال: «دعْهمَا فَإِني أدخَلْتُهُما طَاهِرَتَيْنِ» وَمَسَحَ عَلَيْهما. متفقٌ عليه.

788/10 ـ مۇغىرە ئىبنى شۇئبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن بىر كېچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن سەپەردە بىللە ئىدىم، ئۇ مەندىن: «سۇ ئېلىۋالغانمۇ؟» دېدى. مەن: ئېلىۋالغان، دېدىم. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۆگىدىن چۈشۈپ ھاجەتكە كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قايتىپ كەلگەندىن كېيىن، مەن ئۇنىڭغا قاچىدىن سۇ قويۇپ بەردىم، شۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۈزىنى يۇيدى ئۇ يېڭى تار بولغان يۇڭ چاپان كىيىۋالغان بولۇپ، ئىككى جەينىكىنى يۇيۇش تەسكە توختىدى، شۇنىڭ بىلەن يۇڭ چاپاننىڭ ئاستىدىن بىلىكىنى چىقىرىپ يۇيدى ۋە بېشىغا مەسھە قىلدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايىغىنى سالدۇرۇشقا تەمشىلىۋىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بولدى سالدۇرما! تاھارەت بىلەن كىيىۋالغان» دېدى ۋە ئىككى ئايىقىغا مەسھە قىلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 118 ـ باب

## كۆينەك كىيىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

789/1 ـ عن أُمِّ سَلمةَ رضي اللّه عنها قالت: كان أَحَبَّ الثِّيابِ إِلى رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم القَميصُ. رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن.

789/1 ـ ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان كىيىم كۆينەك ئىدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 119 ـ باب

## كۆينەك ۋە ئۇنىڭ يېڭىنىڭ، ئىشتاننىڭ ۋە سەللىنىڭ ئۇچىنىڭ قانچىلىك ئۇزۇن بولسا بولىدىغانلىقى، تەكەببۇرلۇق يۈزىسىدىن ئۇزۇن كىيىشنىڭ ھاراملىقى، تەكەببۇرلۇق قىلماي ئۇزۇن كەيسە مەكروھ بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

790/1 ـ عن أسماء بنت يزيدَ الأنصاريَّةِ رضي اللّه عنها قالت: كان كُمُّ قمِيصِ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إلى الرُّسُغ. رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن.

790/1 ـ ئەسما بىنتى يەزىد رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆينىكىنىڭ يېڭى قولنىڭ بىغىشىغىچە ئىدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

791/2 ـ وعن ابن عمر رضي اللّه عنهما أنّ النبى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ جَرَّ ثَوْبَهُ خُيَلاءَ لَمْ يَنْظُر اللّه إليهِ يَوْمَ القِيَامَةِ» فقال أبو بكر: يارسول اللّه إن إزارى يَسْتَرْخى إلا أنْ أتَعَاهَدَهُ، فقال له رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّكَ لَسْتَ مِمَّنْ يَفْعَلُهُ خُيَلاءَ».

رواه البخاري، وروى مسلم بعضه.

791/2 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىمكى كىيىملىرىنى تەكەببۇرلۇق يۈزىسىدىن ئۇزارتىۋالىدىكەن، الله ئاخىرەت كۈنى ئۇنىڭغا رەھمەت كۆزى بىلەن قارىمايدۇ» دېدى. ھەزرىتى ئەبۇبەكرى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنىڭ ئىشتىنىم سەل ئۇزۇنراق، بىراق ئىشتىنىمنى تۈرىۋالسام بولامدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن تەكەببۇرلۇقتىن كىيىمىڭنى ئۇزارتىۋالغان ئەمەس» دېدى. [بۇخارىدىن]

792/3 ـ وعن أبي هريرة رضي اللّه عنه أنَّ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا يَنْظُرُ اللّه يَوْمَ القِيَامة إلى مَنْ جَرَّ إزَارَهُ بَطراً» متفقٌ عليه.

792/3 ـ ئەبۇھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاخىرەت كۈنى، الله ئىشتىنىنى تەكەببۇرلۇقتىن ئۇزۇن قىلىۋالغان كىشىلەرگە قارىمايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

793/4 ـ وعنه عن النبى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَا أسْفَلَ مِنَ الْكَعْبَيْنِ مِنَ الإزار ففي النَّار» رواه البخاري.

793/4 ـ ئەبۇھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىشتىنى پۇتىنىڭ ئىككى ئوشۇقىدىن ئېشىپ تۇرغان ئادەم، دوزاخقا كىرىدۇ». [بۇخارىدىن]

794/5 ـ وعن أبي ذرٍّ رضي اللّه عنه عن النبى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «ثلاثةٌ لا يُكَلِّمُهُمُ اللّهُ يَوْمَ القِيَامةِ، ولا يَنْظُرُ إلَيْهِم، وَلا يُزَكِّيهِمْ، وَلهُمْ عَذَابٌ أليمٌ» قال: فقرَأها رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ثلاث مِرَارٍ. قال أبو ذَرٍّ: خابُوا وخسِرُوا مَنْ هُمْ يا رسول اللّه؟ قال: «المُسبِلُ، والمَنَّانُ وَالْمُنْفِقُ سِلْعَتَهُ بِالحَلفِ الكاذِبِ» رواه مسلم.

وفي روايةٍ له: «المُسْبِلُ إزَارَهُ».

794/5 ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاخىرەت كۈنى، الله ئۈچ تۈرلۈك ئادەملەرگە گەپ قىلمايدۇ، ئۇلارغا قارىمايدۇ ۋە ئۇلارنى گۇناھلىرىدىن پاكلىمايدۇ، ئۇلار قاتتىق جازاغا ئۇچرايدۇ» دېدى. پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالام بۇ سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى، ئەبۇزەر: ئۇلار تۇگەشتى، ئۇلار زىيان تارتتى، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇلار زادى قانداق ئادەملەر؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىشتىنىنى ئۇزۇن قىلىۋالغان ئادەم، مىننەتخور ئادەم، ئۆزىنىڭ مېلىنى يالغان قەسەم ئىچىپ ساتقان ئادەم» دېدى. [مۇسلىمدىن]

795/6 ـ وعن ابن عمر رضي اللّه عنهما، عن النبى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الإِسْبَالُ في الإِزارِ، والقَمِيصِ، وَالعِمَامَةِ، منْ جَرَّ شَيئا خُيَلاءَ لَم يَنظُرِ اللّه إليهِ يوْمَ القِيَامَةِ» رواه أبو داود، والنسائى بإسنادٍ صحيح.

795/6 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تەكەببۇرلۇقتىن ئىشتىنىنى، كۆينىكىنى ۋە سەللىسىنى ئۇزارتىۋالغان ئادەمگە، الله ئاخىرەت كۈنى قارىمايدۇ». [ئەبۇداۋۇد ۋە نەسەئىدىن]

796/7 ـ وعن أبي جُرَيٍّ جابر بن سُلَيم رضي اللّه عنه قال: رَأَيتُ رَجلاً يصْدُرُ النَّاسُ عَنْ رَأْيِهِ لاَ يَقُولُ شَيئاً إِلاَّ صَدَرُوا عنه، قلتُ: من هذا؟ قالوا: رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. قلتُ: عَليكَ السَّلامُ يا رسولَ اللّه مَرَّتَيْنِ قال: «لا تَقُل علَيكَ السَّلامُ، علَيكَ السلامُ تَحِيَّةُ الموْتَى قُل: السَّلامُ علَيك» قال: قلتُ: أنتَ رسول اللّه؟ قال: «أنَا رسول اللّه الذي إذا أصابَكَ ضَرٌّ فَدعَوْتَهُ كَشَفَهُ عنْكَ، وإذا أصَابَكَ عامُ سنَة فَدَعوْتَهُ أَنبتَهَا لك، وإذَا كُنتَ بِأَرْضٍ قَفْرٍ أَوْ فلاةٍ، فَضَلَّت راحِلَتُكَ، فَدعوتَه رَدَّهَا علَيكَ» قال: قلت: اعْهَدْ إِليَّ. قال: «لا تسُبَّنَّ أحداً» قال: فَما سبَبْتُ بعْدهُ حُرّا، ولا عبداً، وَلا بَعِيراً، وَلا شَاةً» وَلا تَحقِرنَّ مِنَ المعروفِ شَيْئاً، وأَنْ تُكَلِّمَ أَخَاك وأَنتَ مُنْبسِطٌ إِليهِ وجهُكَ، إِنَّ ذلك مِنَ المعرُوفِ. وارفَع إِزارَكَ إِلى نِصْفِ السَّاقِ، فَإِن أَبيتَ فإِلى الكَعبين، وإِياكَ وإِسْبَال الإِزارِ فَإِنَّهَا مِن المخِيلةِ وإِنَّ اللّه لا يحبُّ المَخِيلة، وإِن امْرؤٌ شَتَمك وَعَيَّرك بمَا يَعْلَمُ فيكَ فلا تُعيِّرْهُ بما تعلَم فيهِ، فإِنَّمَا وبالُ ذلكَ عليهِ» رواه أبو داود والترمذي بإسنادٍ صحيح، وقال الترمذي: حديثٌ حسن صحيح.

796/7 ـ ئەبۇجۇرەي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، مەن بىر ئادەمنىڭ جامائەت ئىچىدە ۋەز ـ نەسىھەت قىلىۋاتقانلىقىنى كۆردۈم، ئۇ نېمە دېسە، كىشىلەر شۇنى قىلاتتى. مەن: بۇ كىشى كىم؟ دەپ سورىدىم. كىشىلەر: الله نىڭ ئەلچىسى، دېدى. مەن: ئىككى قېتىم ئى الله نىڭ ئەلچىسى! ئەلەيكەسسالام (يەنى خاتىرجەملىك ساڭىلا بولسۇن) دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەلەيكەسسالام دېمىگىن، ئەلەيكەسسەلام ئۆلۈكلەرگە قىلىنىدىغان سالامدۇر، ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم (يەنى ساڭا خاتىرجەملىك بولسۇن!) دېگىن» دېدى. مەن: سەن الله نىڭ ئەلچىسىمۇ؟، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن الله نىڭ ئەلچىسى، ئەگەر سەن بەختسىزلىككە يولۇققان ۋاقتىڭدا، الله دىن تىلىسەڭ، الله ئاسانلىق ئاتا قىلىدۇ. ئەگەر سەن قەھەتچىلىك يىلىدا، الله دىن تىلىسەڭ، الله ساڭا ئۆسۈملۈكلەرنى ئۈندۈرۈپ بېرىدۇ. ئەگەر سەن دەشت ـ باياۋاندا مىنىدىغان ئات ـ ئۇلاغلىرىڭنى يۈتتۈرۈپ قويغان ۋاقتىڭدا، الله غا دۇئا قىلساڭ، الله ئۇنى ساڭا قايتۇرۇپ بېرىدۇ» دېدى.

مەن: يەنە ئازراق نەسىھەت قىلغىن، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئادەم تىللىما!» دېدى.
مەن شۇنىڭدىن بۇيان ھېچقانداق بىر ئادەمنى، ھەتتا قۇللارنى، تۆگە، قويلارنىمۇ تىللاپ باقمىدىم.
پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەر قانداق ياخشى ئىشنى كىچىك سانىما. قېرىندىشىڭغا چىرايىڭنى ئېچىپ كۈلۈمسىرەپ گەپ قىلىشىڭمۇ، ياخشى ئىش ھېسابلىنىدۇ. ئىشتىنىڭنى پاچىقىڭنىڭ يېرىمىغىچە ئۇزۇنلۇقتا كەيگىن، ئەگەر ئۇنىڭغا ئۇنىمىساڭ ئوشۇقىڭغىچىلىك بولسۇن، ئىشتاننى ئۇزۇن كېيىشتىن ساقلان چۈنكى بۇ ئىش تەكەببۇرلۇقتىن كېلىپ چىقىدۇ. الله تەكەببۇرلۇقنى ياخشى كۆرمەيدۇ. ئەگەر بىرسى سېنى ئەيىبىڭ بىلەن تىللىسا، سەن ئۇنى ئەيىبى بىلەن تىللىما، تىللىغۇچى بولسا جازاسىنى ئۆزى تارتىدۇ». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

797/8 ـ وعن أبي هريرة رضي اللَّه عنه، قال: بينما رَجُل يُصَلِّي مُسْبِلٌ إِزَارَه، قال له رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اذهَب فَتوضأ» فَذهَب فَتوضَّأ، ثم جاءَ، فقال: «اذهبْ فَتَوضَّأ» فقال له رجُلٌ: يا رسول اللَّه. مالكَ أَمرْتَهُ أَن يَتَوَضَّأ ثم سَكَتَّ عنه؟ قال: «إِنه كانَ يُصلِّي وهو مُسْبِلٌ إزارهُ، إِن اللَّه لا يقْبلُ صلاةَ رجُلٍ مُسبِلٍ».

رواه أبو داود بإِسنادٍ صحيح على شرط مسلم.

8/797 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر ئادەم ئۇزۇن ئىشتان كىيگەن ھالدا نامازغا تۇرۇشقا تەمشىلىۋېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كىشىگە: «بېرىپ تاھارەت ئالغىن» دېدى. ئۇ كىشى تاھارەت ئېلىپ بولۇپ يېنىپ كەلگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە ئۇ كىشىگە: «بېرىپ تاھارەت ئالغىن!» دېدى. باشقا بىر كىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سەن نېمە ئۈچۈن ئۇ كىشىنى يەقەت تاھارەت ئېلىشقىلا بۇيرۇپ، سەۋەبىنى دەپ بەرمەيسەن؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ ئادەم ئۇزۇن ئىشتان كىيىپ ناماز ئوقۇشقا تۇرغان ئىدى، الله ئۇزۇن ئىشتان كىيىپ ناماز ئوقۇغان كىشىنىڭ نامىزىنى قوبۇل قىلمايدۇ» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

798/9 ـ وعن قَيسِ بن بشرٍ التَّغْلبيِّ قال: أَخْبَرني أبي وكان جليساً لأبي الدَّرداءِ قال: كان بِدمشقَ رَجُلٌ من أصحاب النبى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقال له سهلُ بنُ الحنظَلِيَّةِ، وكان رجُلاً مُتَوحِّداً قَلَّمَا يُجالسُ النَّاسَ، إنَّمَا هو صلاةٌ، فَإذا فرغَ فَإِنَّمَا هو تسبيح وتكبيرٌ حتى يأْتيَ أهْلَهُ، فَمَرَّ بِنَا ونَحنُ عِند أَبي الدَّرداءِ، فقال له أَبو الدَّرداءِ: كَلِمةً تَنْفَعُنَا ولا تضرُّكَ.. قال: بَعثَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم سريَّةً فَقَدِمَتْ، فَجَاءَ رَجُلٌ مِنهم فَجَلسَ في المَجْلِس الذي يَجلِسُ فِيهِ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فقال لرجُلٍ إِلى جَنْبِهِ: لَوْ رَأَيتنَا حِينَ التقَيْنَا نَحنُ والعدُو، فَحمَل فلانٌ فَطَعَنَ، فقال: خُذْهَا مِنِّي. وأَنَا الغُلامُ الغِفَارِيُّ، كَيْفَ تَرى في قوْلِهِ؟ قال: مَا أَرَاهُ إلا قَدْ بَطَلَ أَجرُهُ. فسَمِعَ بِذلكَ آخَرُ فقال: مَا أرَى بِذَلَكَ بأْساً. فَتَنَازعا حَتى سَمِعَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: «سُبْحان اللَّه؟ لا بَأْس أن يُؤْجَرَ ويُحْمَد» فَرَأَيْتُ أَبا الدَّرْدَاءِ سُرَّ بِذلكَ، وجعلَ يَرْفَعُ رأْسَه إِلَيهِ وَيَقُولُ: أَأَنْتَ سمِعْتَ ذَلكَ مِنْ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم؟ فيقول: نَعَمْ، فما زال يعيدُ عَلَيْهِ حتى إِنّي لأَقولُ لَيَبرُكَنَّ على رُكْبَتَيْهِ. قال: فَمَرَّ بِنَا يَوماً آخَرَ، فقال له أَبُو الدَّرْدَاءِ: كَلِمَةً تَنفَعُنَا ولا تَضُرُّكَ، قال: قال لَنَا رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «المُنْفِقُ عَلَى الخَيْلِ كالبَاسِطِ يَدَهُ بالصَّدَقة لا يَقْبِضُهَا». ثم مرَّ بِنَا

يوماً آخر، فقال له أبو الدَّرْدَاءِ: كَلِمَةً تَنْفَعُنَا وَلا تَضرُّكَ، قال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «نعْمَ الرَّجُلُ خُرَيْمٌ الأَسَديُّ، لولا طُولُ جُمته وَإِسْبَالُ إِزَارِه» فبَلَغَ ذلك خُرَيماً، فعجَّلَ فَأَخَذَ شَفرَةً فَقَطَعَ بها جُمتَهُ إِلى أُذنيه، ورفعَ إِزَارَهُ إِلى أَنْصَاف سَاقَيْه. ثمَّ مَرَّ بنَا يَوْماً آخَرَ فَقَالَ لَهُ أَبُو الدَّرْدَاءِ: كَلِمةً تَنْفَعُنَا ولاَ تَضُرُّكَ قَالَ: سَمِعْتُ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «إِنَّكُمْ قَادمُونَ عَلى إِخْوانِكُمْ. فَأَصْلِحُوا رِحَالَكمْ، وأَصْلحوا لبَاسَكُمْ حتى تَكُونُوا كَأَنَّكُمْ شَامَة في النَّاسِ، فَإِنَّ اللَّه لاَ يُحبُّ الفُحْشَ وَلاَ التَّفَحُشَ». رواهُ أَبو داود بإِسنادٍ حسنٍ، إِلاَّ قَيْسَ بن بشر، فاخْتَلَفُوا في توثيقِهِ وتَضْعيفه، وقد روى له مسلم.

798/9 ـ قەيس ئىبنى بەشىرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مېنىڭ ئاتا بولسا ئەبۇدەردانىڭ ياخشى دوستى ئىدى. ئاتام مۇنداق دەيدۇ: دەمەشقتە سەھل ئىبنى ھەنزەلىيە ئىسىملىك بىر ساھابە بولۇپ، ئۇ كىشى يالغۇزلۇقنى خالايتتى ئۇ كىشىلەر بىلەن ئاز ئارىلىشاتتى، ئۇ پەقەت نامازغا چىقاتتى ناماز ئوقۇپ بولۇپ ئۆيىگە كەلگۈچىلىك اللە غا كۆپ تەسبىھ ۋە تەكبىر ئېيتاتتى. بىر كۈنى بىز ئەبۇدەردانىڭ قېشىدا ئىدۇق، ئۇ كىشى بىزنىڭ قېشىمىزدىن ئۆتتى، ئەبۇدەردا ئۇنىڭغا : ئى ئۇستاز! بىزگە بىر ئېغىز پايدىلىق نەسىھەت قىلىپ بەرسەڭ، ساڭا زىيىنى بولماس، دېدى.

ساھابە: بىر قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر قوشۇننى غازاتقا ئەۋەتتى. قوشۇن قايتىپ كەلگەندىن كېيىن بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئولتۇرغان سورۇندا ئولتۇرۇپ يېنىدىكى كىشىگە: ئەگەر بىز دۈشمەن بىلەن يەكمۇ ـ يەك ئېلىشقان ۋاقتىمىزدا، ئارىمىزدىن بىرسى ئوقيانى دۈشمەنگە مەن غىففارى قەبىلىسىدىن بىر يىگىتمەن دېسە، سەن بۇ سۆزگە قانداق قارايسەن؟ دېدى. ئۇ كىشى: مېنىڭچە ئۇنىڭغا ھېچقانداق ئەجىر بېرىلمەيدۇ، دېدى.

ئۇنى ئاڭلىغان يەنە بىر كىشى: مېنىڭ قارىشىمچە ئەجىر بېرىلىدۇ، دېدى. شۇنىڭ بىلەن بۇ ئىككىسى گەپ تالىشىپ قالدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنى ئاڭلاپ: «سۇبھانەللا! (اللە پاكتۇر) ھېچقانداق چاتاق يوق ئۇ كىشىگە ئەجىر بېرىلىدۇ ۋە ماختاشقا سازاۋەر بولىدۇ» دېگەن دېدى.

مەن ئەبۇدەردانىڭ بۇ گەپنى ئاڭلاپ ناھايىتى خۇشال بولۇپ بېشىنى كۆتۈرۈپ: ئى ئۇستاز، بۇ سۆزنى سىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئاڭلىغانمۇ؟ دېدى. ساھابە: ھەئە، شۇنداق، دەپ جاۋاب بەرگەنلىكىنى كۆردۈم. ئەبۇدەردا بۇ سۆزنى داۋاملىق تەكرارلاۋېرىپ ھەتتاكى مەن: ئەبۇدەردانى (ئۇ ساھابىغا ھۆرمەت قىلىپ ئۇنىڭ ئالدىدا) تىزلىنىپ ئولتۇرامدىكىن دەپ قالدىم. يەنە بىر كۈنى ئۇ ئادەم بىزنىڭ يېنىمىزدىن ئۆتتى، ئەبۇدەردا ئۇ ئادەمگە: ئى ئۇستاز بىزگە بىر ئېغىز پايدىلىق نەسىھەت قىلىپ بەرسەڭ ساڭا زىيىنى بولماس، دېدى؟ ساھابە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە جىھاتقا تەييارلانغان ئاتقا خىراجەت قىلغان كىشى، داۋاملىق كىشىلەرگە سەدىقە قىلغان كىشىگە ئوخشايدۇ، ئاندىن ئۇ ساھابە يەنە بىر كۈنى بىزنىڭ قېشىمىزدىن ئۆتتۈۋىدى، ئەبۇدەردا يەنە: ئى ئۇستاز بىزگە بىر ئېغىز پايدىلىق نەسىھەت قىلىپ بەرسەڭ، ساڭا زىيىنى بولماس، دېدى. ساھابە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «خۇرەيمۇل ئەسەدى چېچىنى مۈرىسىگە چۈشۈرىۋالمىغان، ئىشتىنىنى يەرگە سۆرىۋالمىغان بولسا، نېمىدېگەن ياخشى ئادەم ھە!» دېگەن. بۇ گەپ خۇرەيمگە يېتىپ قىلىپ، ئۇ دەرھال تىغ بىلەن چېچىنى قۇلىقىغىچىلىك، ئىشتىنىنى پاچىقىنىڭ يېرىمىغىچىلىك كېسىۋەتكەن دېدى. ئاندىن ئۇ ساھابە يەنە بىر كۈنى بىزنىڭ قېشىمىزدىن ئۆتتۈۋىدى، ئەبۇدەردا يەنە: ئى ئۇستاز بىزگە بىر ئېغىز پايدىلىق نەسىھەت قىلىپ بەرسەڭ، ساڭا زىيىنى

بولماس، دېدى. ئۇ ساھابە: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ (بىر قېتىم جەڭدىن قايتىۋېتىپ ساھابىلەرگە) «سىلەر قېرىنداشلىرىڭلارنىڭ قېشىغا كېتىۋاتىسىلەر، ئادەملىكى مەڭگە (يۈزدىكى) ئوخشاش كۆركەم بولۇشىڭلار ئۈچۈن ئۇلاغلىرىڭلارنى ۋە كىيىملىرىڭلارنى چىرايلىق تۈزەشتۈرۈڭلار . چۈنكى الله تائالا بىلىپ ۋە بىلمەي رەتسىز يۈرگەن ئادەمنى ياخشى كۆرمەيدۇ» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

799/10 ـ وعن أبي سعيدٍ الخدْرِيِّ رضيَ اللَّهُ عنه قال: قَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم» إزرَةُ المُسلِمِ إلى نصفِ السَّاقِ، وَلاَ حَرَجَ أَوْ لا جُنَاحَ فيما بَيْنَهُ وَبَيْنَ الكَعْبَيْنِ، فَمَا كانَ أَسْفَلَ منَ الكعْبَيْنِ فَهُوَ في النَّارِ، ومَنْ جَرَّ إزارهُ بَطَراً لَمْ يَنْظرِ اللَّه إلَيْهِ» .

رواهُ أبُو داود بإسنادٍ صحيح .

**799/10** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلمانلار ئىشتىنىنى پاچىقىنىڭ يېرىمىغىچىلىك ئۇزۇنلۇقتا كەيسە بولىدۇ. ئوشۇقىغىچىلىك ئۇزۇنلۇقتا كىيسىمۇ گۇناھ بولمايدۇ. ئوشۇقىدىنمۇ ئېشىپ كەتكەن ئىشتاننى كەيگەن ئادەم چوقۇم دوزاققا كىرىدۇ. كىمكى تەكەببۇرلۇقتىن ئىشتىنىنى خالىغانچە ئۇزارتىۋالىدىكەن، الله ئۇ كىشىگە قارىمايدۇ» . [ئەبۇداۋۇدتىن]

800/11 ـ وعن ابنِ عمر رضيَ اللَّه عنهما قال: مَرَرْتُ عَلى رسُولِ اللَّهِ صلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم وَفي إزاري اسْتِرْخَاءٌ . فَقَالَ: «يا عَبْدَ اللَّهِ، ارْفَعْ إزارَكَ» فرفعتهُ ثُمَّ قَالَ: «زِدْ» ، فَزِدْتُ، فَمَا زِلْتُ أتَحرَّاها بَعْدُ . فَقَالَ بَعْض القَوْمِ: إلى أيْنَ؟ فَقَالَ: إلى أنْصاف السَّاقَيْنِ» . رواهُ مسلم .

**800/11** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ، مەن ئۇزۇن ئىشتان كىيگەن ھالدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدىن ئۆتتۇم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا قاراپ: «ئى ئابدۇللاھ! ئىشتىنىڭنى سەل كۆتۈرىۋالغىن!» دېدى. مەن ئىشتاننى سەل كۆتۈردۈم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يەنە ئازراق كۆتۈرگىن» دېدى. مەن يەنە ئازراق كۆتۈردۈم شۇ ئىشتىن كېيىن مەن ئىشتاننىڭ ئۇزۇنلىقىغا ناھايىتى دىققەت قىلىدىغان بولدۇم. بەزى ئادەملەر: زادى قانچىلىك ئۇزۇنلۇقتا كىيىش كېرەك؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام : پاچاقنىڭ يېرىمىغىچىلىك ئۇزۇنلۇقتا بولسا بولىدۇ» دېدىم. [مۇسلىمدىن]

801/12 ـ وعنه قال: قالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ جَرَّ ثَوبَه خيلاءَ لَمْ يَنْظُرِ اللَّه إلَيْهِ يَوْمَ القيامةِ» فقالَتْ أُمُّ سَلَمَةَ: فَكَيْفَ تَصْنَعُ النِّسَاءُ بِذُيُولِهنَّ، قالَ: «يُرْخينَ شِبْراً» . قَالَتْ: إذن تَنكَشفُ أقْدامُهنَّ. قال: «فيُرْخِينَهُ ذِراعاً لاَ يَزِدْنَ» .

رواهُ أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن صحيح .

**801/12** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى الله تەكەببۇرلۇقتىن كىيىملىرىنى ئۇزۇن قىلىۋالغان كىشىلەرگە قارىمايدۇ» .

ئۇممۇ سەلەمە: ئاياللارنىڭ كىيىملىرىنىڭ ئاياق تەرىپى قانچىلىك ئۇزۇنلۇقتا بولىدۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جاۋابەن: «بىر غېرىچ ئۇزۇن بولسۇن، دېدى. ئۇمـمۇ سەلەمە: ئۇنداق بولسا، پۇت ئوچۇق قالىدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام : ئۇنداق بولسا بىر گەز ئۇزۇنلۇقتا بولسۇن، بۇنىڭدىنمۇ ئاشۇرۇۋېتىشكە بولمايدۇ» دېدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

120 ـ باب

كەمتەرلىك يۈزىسىدىن ئېسىل كىيىم كەيمەسلىكنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

802/1 ـ وعن معاذِ بن أنسٍ رضي اللَّه عنه أنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ تَرَكَ اللِّبَاس تَواضُعاً للَّه، وَهُوَ يَقْدِرُ علَيْهِ، دعاهُ اللَّهُ يَوْمَ القِيامَةِ عَلى رُؤُوسِ الخَلائِقِ حتى يُخيِّره منْ أيِّ حُلَلِ الإِيمان شَاءَ يلبَسُها» . رواهُ الترمذي وقال: حديث حسن.

802/1 ـ مۇئاز ئىبنى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئېسىل كىيىملەرنى كىيىشكە قادىر تۇرۇقلۇق، الله رازىلىقى ئۈچۈن كەمتەر بولۇش يۈزىسىدىن ئېسىل كىيىم كەيمىگەن كىشىنى الله قىيامەت كۈنى بارلىق كىشىلەر ئالدىدا چاقىرىپ مۆمىنلەر جەننەتتە كىيىدىغان كىيىملەردىن خالىغىنىنى كىيىش ئىختىيارلىقىنى بېرىدۇ». [تىرمىزىدىن]

121 ـ باب

كىيىم ـ كېچەكتە نورمال بولۇشنىڭ ياخشىلىقى، شەرئى مەقسەت ياكى زۆرۈرىيەت بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا ئابرويىغا تەسىر يەتكۈدەك ناچار كىيىملەرنى كىيىۋالماسلىق توغرىسىدا

803/1 ـ عن عمرو بن شُعْيبٍ عن أبيه عَنْ جدِّهِ رضيَ اللَّهُ عنه قال: قالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِن اللَّه يُحِبُّ أَنْ يُرى أَثَرُ نِعْمَتِهِ عَلى عبْده». رواهُ الترمذي وقال: حديثٌ حسن.

803/1 ـ ئەمرى ئىبنى شۇئەيىب ئاتىسىدىن بۇۋىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله ئۆز نېمىتىنىڭ ئەسىرىنى بەندىلىرىدە كۆرۈشنى ياخشى كۆرىدۇ». دېگەن [تىرمىزىدىن]

122 ـ باب

ئەرلەرگە يىپەك كىيىم كىيىش، يىپەك كۆرپىدە ئولتۇرۇش ۋە ئۇنىڭغا يۆلىنىشنىڭ هاراملىقى، ئاياللارغا ئۇنى كىيىشنىڭ دورۇس بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

804/1 ـ عن عمر بن الخطَّاب رضيَ اللَّه عنه قال: قالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لاَ تَلْبَسُوا الحرير، فَإِنَّ مَنْ لَبِسهُ في الدُّنْيَا لَمْ يَلْبَسْهُ في الآخرةِ.» متفقٌ عليه.

804/1 ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يىپەك كىيىم كىيمەڭلار، دۇنيادا يىپەك كىيىمنى كىيگەن كىشى ئاخىرەتتە كىيەلمەيدۇ» [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

805/2 ـ وعنه قال: سمِعتُ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «إنَّما يلبَسُ الحريرَ منْ لا خَلاق لَهُ» متفقٌ عليه. وفي روايةٍ للبُخاريَ: «مَنْ لاَ خَلاَقَ لَهُ في الآخِرة».

805/2 ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «شەكسىزكى، يىپەك كىيىمنى ئاخىرەتتە يىپەك كىيىمدىن نېسىۋىسى يوق كىشىلەرلا كىيىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

806/3 ـ وعن أنس رضي اللَّه عنه قال: قالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ لَبِسَ الحرير في الدُّنيا لَمْ يَلْبسْهُ في الآخرَةِ» متفقٌ عليه.

806/3 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دۇنيادا يىپەك كىيىم كىيگەن ئادەم ئاخىرەتتە كىيەلمەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

807/4 ـ وعن عليٍّ رضي اللَّه عنه قال: رأيْتُ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَخَذَ حَرِيراً، فَجَعلَهُ في يَمينه، وَذَهَباً فَجَعَلَهُ في شِمالِهِ، ثُمَّ قَالَ: «إنَّ هذَيْنِ حرَامٌ عَلَى ذُكُورِ أُمَّتي».

رواهُ أبو داود بإسنادٍ حسن

807/4 ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوڭ قولىغا يىپەك، سول قولىغا ئالتۇننى ئېلىپ: «ھەقىقەتەن بۇ ئىككىسى ئۈممىتىمنىڭ ئەركەكلىرىگە ھارامدۇر» دېگەنلىكىنى كۆردۈم. [ئەبۇداۋۇدتىن]

808/5 ـ وعن أبي مُوسى الأشْعريِّ رضي اللَّه عنه أنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «حُرِّمَ لِبَاسُ الحَرِيرِ وَالذَّهَب على ذُكُورِ أُمَّتي، وَأُحلَّ لإِنَاثِهِم».

رواهُ الترمذي وقال حديثٌ حسن صحيح.

5/808 ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يىپەك كىيىم بىلەن ئالتۇن ئۈممىتىمنىڭ ئەركەكلىرىگە ھارام، ئاياللىرىغا ھالال قىلىندى». [تىرمىزىدىن]

809/6 ـ وعن حُذَيْفَة رضي اللَّه عنه قال: نَهَانَا النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أنْ نَشْرب في آنِيةِ الذَّهب وَالفِضَّةِ، وَأَنْ نَأْكُل فِيهَا، وعَنْ لُبْسِ الحَرِيرِ وَالدِّيبَاج وأنْ نَجْلِس عَلَيْهِ. رواه البخاري.

809/6 ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى ئالتۇن ياكى كۈمۈش قاچىلاردا يېيىش ـ ئىچىشتىن، نىپىز ۋە قېلىن يىپەك كىيىملەرنى كىيىشتىن ۋە بۇلارنى كۆرپە قىلىپ ئولتۇرۇشتىن چەكلىگەن. [بۇخارىدىن]

## 123 ـ باب

### قىچىشقاق كېسىلى بار ئادەمگە يىپەك كىيىمنى كىيىشنىڭ دۇرۇسلۇقى توغرىسىدا

810/1 ـ عن أنس رضي اللّه عنه قال : رَخَّصَ رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم للزبير وعبْد الرَّحْمنِ بنِ عوْفٍ رضي اللّه عنهما في لبْسِ الحَرِيرِ لِحِكَّةٍ بهما . متفقٌ عليه .

810/1 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، زۇبەير بىلەن ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قىچىشقاق كېسىلى بولغاچقا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئىككىسىگە يىپەك كىيىم كىيىشكە رۇخسەت قىلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 124 ـ باب

### يولۋاس تېرىلىرىنى سىلىنچا قىلىش قىلىش ياكى ئۇلاغقا توقۇم قىلىپ مىنىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

811/1 ـ عنْ مُعاوية رضي اللّه عنه قالَ: قال رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم : «لاَ تَرْكَبوا الخَزَّ وَلاَ النّمارَ» . حديث حسن ، رواهُ أبو داود وغيره بإسنادٍ حسنٍ .

811/1 ـ مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يولۋاس تېرىسىنى ۋە يىپەكنى ئۇلاغقا توقۇم قىلىپ مىنمەڭلار». [ئەبۇداۋۇدتىن]

812/2 ـ وعن أبي المليح عن أبيهِ، رضيَ اللّه عنه ، أنَّ رسُول اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَهَى عنْ جُلُودِ السِّباعِ . رواهُ أبو دَاود ، والترمذي، والنسائي بأَسَانِيد صحاح . وفي روايةِ الترمذي : نهَى عنْ جُلُودِ السِّباعِ أنْ تُفْتَرَشَ .

812/2 ـ ئەبۇمەلىھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يىرتقۇچ ھايۋانلارنىڭ تېرىسىدە ئولتۇرۇشتىن چەكلىگەن. [ئەبۇداۋۇد تىن تىرمىزىنىڭ رىۋايىتىدە: يىرتقۇچلارنىڭ تېرىسىدىن كۆرپە قىلىشتىن چەكلىگەن.

## 125 ـ باب

### يېڭى كىيىم ۋە يېڭى ئاياغ كىيگەندە ئوقۇيدىغان دۇئا توغرىسىدا

813/1 ـ عن أبي سعيد الخُدْري رضيَ اللّه عنه قال: كانَ رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إذا اسْتَجَدَّ ثَوْباً سمَّاهُ باسْمِهِ عِمامَةً، أَوْ قَمِيصاً، أَوْ رِداءً يقُولُ: «اللَّهُمَّ لكَ الحَمْدُ أَنْتَ كَسَوْتَنِيهِ، أَسْأَلُكَ خَيْرَهُ وَخَيْرَ ما صُنِعَ لَهُ، وأَعُوذُ بِكَ مِنْ شَرِّهِ وشَرِّ ما صُنِعَ لَهُ». رواهُ أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن.

**813/1** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچانكى يېڭى كىيىم كىيسە، سەللە بولسۇن ياكى كۆينەك ياكى تون بولسۇن، ئۇنىڭ ئىسمىنى ئاتاپ تۇرۇپ مۇنداق دەيتتى: «ئى اللە! بارلىق مەدھىيە ساڭا خاستۇركى ئۇ كىيىمنى ماڭا سەن كىيگۈزۈپ قويدۇڭ، بۇ كىيىمنىڭ ياخشىلىقى ۋە بۇ كىيىمنىڭ ياخشى ئىشلار ئۈچۈن تەييارلانغان بولۇشىنى سورايمەن. بۇ كىيىمنىڭ يامانلىقىدىن ۋە بۇ كىيىمنىڭ يامان ئىشلارغا تەييارلانغان بولۇشىدىن پاناھ تىلەيمەن». [تىرمىزى ۋە ئەبۇداۋۇدتىن]

126 ـ باب

## كىيىم كىيگەندە ئوڭدىن باشلاشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

بۇ باب ھەققىدە مەزمۇنى ئىلگىرىكى بابلاردا سۆزلەنگەن بولۇپ 724/4 ـــ 726/6 قاتارلىق ھەدىسلەرگە قارالسۇن.

# ئۇخلاش ئەدەبلىرى

127 ـ باب

## ئۇخلاش، يېنىچە يېتىش، ئولتۇرۇش، سورۇن، ھەمسۆھبەت بولۇش ۋە كۆرگەن چۈش قاتارلىقلارنىڭ ئەدەبلىرى توغرىسىدا

814/1 ـ عن الْبَراءِ بن عازِبٍ رضيَ اللّه عنهما قال: كَانَ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إذا أَوَى إلى فِرَاشِهِ نَامَ عَلى شِقِّهِ الأَيمنِ، ثُمَّ قال: «اللَّهُمَّ أَسْلَمْتُ نَفْسِي إليْكَ، وَوجَّهْتُ وَجْهي إلَيْكَ، وفَوَّضْتُ أَمْرِي إلَيْكَ، وَأَلجَأْتُ ظهْري إلَيْكَ، رَغْبَةً ورَهْبَةً إلَيْكَ، لا مَلْجأَ ولا مَنْجى مِنْكَ إلاَّ إلَيْكَ، آمَنْتُ بِكتَابكَ الذي أَنْزلتَ، وَنَبيِّكَ الذي أَرْسَلْتَ». رواه البخاري بهذا اللفظ في كتاب الأدب من صحيحه.

**814/1** ـ بەرائىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، قاچانكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ياتىدىغان جايغا كەلسە، ئوڭ تەرىپىنى بېسىپ يېتىپ مۇنداق دەيتتى: «ئى اللە! ئۆزەمنى ساڭا تاپشۇردۇم ۋە سەن تەرەپكە يۈزلەندىم ئىشلىرىمنى ساڭا تاپشۇردۇم. ساڭا قىزىققان ۋە سەندىن قورققان ھالدا سەندىن پاناھلىق تىلەيمەن. پاناھلىنىدىغان ۋە پاناھلاندۇرىدىغان جاي پەقەت سەن تەرەپتىدۇر. سېنىڭ چۈشۈرگەن كىتابىڭغا ۋە ئەۋەتكەن پەيغەمبىرىڭگە ئىمان كەلتۈردۇم» [بۇخارىدىن]

815/2 ـ وعنه قال: قال لي رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذَا أَتَيْتَ مَضْجَعكَ فَتَوَضَّأْ وُضُوءَكَ لِلصَّلاةِ، ثُمَّ اضْطَجِعْ عَلى شِقِّكَ الأَيْمَنِ، وَقُلْ. .» وذَكَرَ نَحْوهُ، وفيه: «واجْعَلْهُنَّ آخِرَ مَا تَقول» متفقٌ عليه.

815/2 ـ بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «ئەگەر ئۇخلىماقچى بولساڭ، نامازغا ئالغاندەك تاھارەت ئېلىپ، ئوڭ يېنىڭنى بېسىپ يېتىپ مۇنداق دېگىن» دەپ يۇقىرىدا ئۆتكەنكەن دۇئانى ئۆتكەنتى ۋە: «ئۇ دۇئانى شۇ كۈنى دەيدىغان سۆزلىرىڭنىڭ ئاخىرى قىل» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

816/3 ـ وعن عائشةَ رضيَ اللَّه عنها قالتْ: كَانَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَصلِّي مِن اللَّيْلِ إِحْدَى عَشْرَةَ رَكْعَةً، فَإِذا طلَع الْفَجْرُ صَلَّى ركْعَتيْنِ خَفِيفتيْنِ، ثمَّ اضْطَجَعَ على شِقِّهِ الأيمن حَتَّى يَجيءَ المُؤَذِّنُ فيُوذِنَهُ، متفق عليه.

816/3 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىسى 11 رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى، تاڭ سۈزۈلگەندە يەڭگىل ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى ئاندىن مۇئەززىن كېلىپ: ئەزان ئېيتقىچىلىك ئوڭ يېنىنى بېسىپ يانپاش ياتاتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

817/4 ـ وعن حُذَيْفَةَ رضي اللَّه عنه قال: : كان النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إذا أَخَذَ مَضْجَعَهُ مِنَ اللَّيْلِ وَضَعَ يَدهُ تَحْتَ خَدِّهِ، ثمَّ يَقُولُ: «اللَّهُمَّ بِاسْمِكَ أَمُوتُ وَ أَحْيَا» وإذا اسْتَيْقَظَ قَالَ: «الحَمْدُ للَّهِ الَّذي أَحْيَانَا بعْدَ مَا أَمَاتَنَا وإليه النُّشُورُ». رواه البخاري.

817/4 ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ياتار چاغدا ئوڭ قولىنى مەڭزىنىڭ ئاستىغا قويۇپ: «ئى رەببىم! سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن ئۆلىمەن ۋە تىرىلىمەن» دەيتتى.

ئۇيقۇدىن ئويغانغاندا: «بارلىق ماختاش بىزنى ئۆلتۈرگەندىن كېيىن تىرىلدۈرگەن الله غا خاستۇر، ئاخىرى الله نىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز» دەيتتى. [بۇخارىدىن]

818/5 ـ وعن يعيشَ بنِ طخْفَةَ الغِفَارِيِّ رضي الله عنهما قال: قال أبي» بينما أَنَا مضُطَجِعٌ في الْمسَجِدِ عَلَى بَطْنِي إِذَا رَجُلٌ يُحَرِّكُنِي بِرِجْلِهِ فقال» إِنَّ هذِهِ ضَجْعَةٌ يُبْغِضُهَا اللهُ» قال: فَنَظَرْتُ، فإِذَا رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رواه أبو داود بإسنادٍ صحيح.

818/5 ـ يەئىش ئىبنى تىخفە غىفارىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئاتام ماڭا مۇنداق دېدى: بىر كۈنى مەسچىتتە دۈم ياتقان ئىدىم. بىر كىشى پۇتى بىلەن مىنى نوقۇپ: بۇ الله غەزەپلىنىدىغان يېتىش، دېدى. قارىسام ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىكەن. [ئەبۇداۋۇدتىن]

819/6 ـ وعن أبي هريرة رضي الله عنه عن رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ قَعَدَ مَقْعَداً لَمْ يَذْكُرِ الله تعالى فِيهِ كَانَتْ عَلَيهِ مِنَ الله تعالى تِرةٌ، وَمَنِ اضْطَجَعَ مُضْطَجَعاً لاَيَذْكُرُ الله تعالى فِيهِ كَانَتْ عَلْيه مِن اللهِ تِرةٌ» رواه أبو داود بإسنادِ حسن. » التِّرةُ» بكسر التاء المثناة من فوق، وهي: النقص، وقيل: التبعة.

819/6 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىرەر جايدا ئولتۇرۇپ ئۇ جايدا الله نى ئەسلىمىسە، الله دىن

ئۆزىنىڭغا يامان ئاقىۋەت يېتىپ قالىدۇ، كىمكى بىرەر جايدا ياتسا ئۇ جايدا الله نى ئەسلىمىسە الله دىن ئۆزىنىڭغا يامان ئاقىۋەت يېتىپ قالىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 128 ـ باب

## ئەگەر ئەۋرەت ئېچىلىپ قالمىسىلا بىر پۇتىنى يەنە بىر پۇتىغا مىنگەشتۈرۈپ ئۇڭدىسىغا يېتىشنىڭ دۇرۇسلىقى باداشقان قۇرۇپ ئولتۇرۇشنىڭ ۋە كاسىسىنى يەرگە قويۇپ، تىزىنى قۇچاقلاپ ئولتۇرۇشنىڭ دۇرۇسلىقى توغرىسىدا

820/1 ـ عن عبدِ الله بن يزيد رضي الله عنه أنه رأى رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مُستَلِقياً في المسَجْدِ وَاضعاً إِحْدَى رِجْلَيْهِ عَلى الأُخْرىَ متفق عليه.

**820/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسچىتتە بىر پۇتىنى يەنە بىر پۇتىنىڭ ئۈستىگە قويۇپ ئۇڭدىسىغا ياتقانلىقىنى كۆرگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

821/2 ـ وعن جابر بن سمرة رضي الله عنه قال: «كان النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذَا صَلَّى الْفَجرَ تَرَبَّعَ في مَجْلِسِهِ حتَّى تَطْلُعَ الشَّمسُ حَسْنَاء» حديث صحيح، رواه أبو داود وغيره بأسانيد صحيحة.

**821/2** ـ جابىر ئىبنى سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بامداتنى ئوقۇپ بولۇپ كۈن ئوبدان كۆتۈرۈلگىچە، مەسچىتتە باداشقان قۇرۇپ ئولتۇراتتى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

822/3 ـ وعنِ ابن عمر رضي الله عنهما قال: رأيت رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بفناء الكَعْبَةَ مُحْتَبِياً بِيَدَيْهِ هكَذَا، وَوَصَفَ بِيَدِيه الاحْتِباء، وَهُوَ القُرفُصَاء رواه البخاري.

**822/3** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كەبىنىڭ ئالدىدا كاسىسىنى يەرگە قويۇپ، ئىككى تىزىنى تىكلەپ، ئىككى قولى بىلەن قۇچاقلاپ ئولتۇرغانلىقىنى كۆردۈم، دەپ ئولتۇرۇشنى كۆرسىتىپ بەردى. [بۇخارىدىن]

823/4 ـ وعن قَيْلَةَ بِنْت مَخْرمَةَ رضي الله عنها قالت: رأيتُ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وهو قَاعِدٌ القُرفُصَاءَ فلما رأيتُ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم المُتَخَشِّعَ في الِجْلسةِ أُرْعِدتُ مِنَ الفَرَقِ. رواه أبو داود، والترمذي.

**823/4** ـ قەيلە بىنتى مەخرەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كاسىسىنى يەرگە قويۇپ ئىككى تىزىنى تىكلەپ ئىككى قولى بىلەن قۇچاقلاپ ئولتۇرغانلىقىنى كۆردۈم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مىنىڭ شۇنچىلىك تەۋازۇ (تۆۋەنچىلىك) بىلەن ئولتۇرغانلىقىنى كۆرۈپ، قورققىنىمدىن بەدىنىمگە تىترەك ئولىشىپ كەتتى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

824/5 ـ وعنِ الشَّريد بن سُوَيْدٍ رضي الله عنه قال: مر بي رسولُ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَأنا جَالس هكذا، وَقَدْ وَضَعتُ يَدي اليُسْرَى خَلْفَ ظَهْرِي وَاتَّكأْتُ عَلَى إلْيَةِ يَدِي فقال: «أتقْعُدُ قِعْدةَ المَغضُوبِ عَلَيهِمْ؟!». رواه أبو داود بإسناد صحيحٍ.

**824/5** ـ شەرىد ئىبنى سۇۋەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېنىمدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتقاندا سول قولۇمنى ئارقامغا قويۇپ، تايىنىپ ئولتۇرغان ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «غەزەپ قىلىنغانلارنىڭ (يەنى يەھۇدىيلارنىڭ) ئولتۇرۇشىدا ئولتۇرامسەن» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 129 ـ باب

## سورۇن ۋە ھەمسۆھبەتلەرنىڭ ئەدەبلىرى توغرىسىدا

825/1 ـ عن ابنِ عمر رضي الله عنهما قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم» لايُقِيمَنَّ أحَدُكُمْ رَجُلاً مِنْ مَجْلسهِ ثم يَجْلسُ فِيه ولكِنْ تَوسَعُّوا وتَفَسَّحوا» وَكَان ابنُ عُمَرَ إذا قامَ لهُ رَجُلٌ مِنْ مجْلِسه لَمْ يَجلسْ فِيه. متفق عليه.

**825/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن ھېچكىم بىر ئادەمنى قوپقۇزۇۋېتىپ ئورنىدا ئولتۇرۇۋالمىسۇن، لېكىن سۈرۈلۈپ ئورۇن بوشىتىپ بېرىڭلار».

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر بىرەرسى ئورنىدىن تۇرۇپ ئورۇن بوشىتىپ بەرسە ئۇ ئورۇندا ئولتۇرمايتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

826/2 ـ وعن أبي هريرة رضي الله عنه أن رسول لله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذا قَامَ أحَدُكُمْ منْ مَجْلسٍ ثُمَّ رَجعَ إلَيْهِ فَهُوَ أحَقُّ بِه» رواه مسلم.

**826/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قاچانكى بىرىڭلار ئورنىدىن تۇرۇپ كېتىپ ئاندىن ئورنىغا قايتىپ كەلسە ئۇ ئورۇنغا شۇ ئۆزى لايىقراقتۇر». [مۇسلىمدىن]

827/3 ـ وعن جابر بنِ سَمُرَةَ رضي اللّه عنهما قال: «كُنَّا إذَا أتَيْنَا النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم جَلَسَ أحَدُنَا حَيْثُ يَنْتَهي». رواه أبو داود. والترمذي وقال: حديث حسن.

**827/3** ـ جابىر ئىبنى سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، قاچانكى بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھوزۇرىغا كەلسەك، كىشىلەر ئولتۇرۇپ كەلگەن جايدىن باشلاپ ئولتۇراتتۇق. [ ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن)

828/4 ـ وعن أبي عبدِ الله سَلْمان الفارِسي رضي الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لاَ يَغْتَسِلُ رَجُلٌ يَوْمَ الجُمُعَة وَيَتَطهّرُ ما اسْتَطاعَ منْ طُهر وَيدَّهنُ منْ دُهْنِهِ أوْ يَمسُّ مِنْ طيب بَيْته ثُمَّ يَخْرُجُ

فَلاَ يُفَرِّقُ بَيْنَ اثْنينْ ثُمَّ يُصَلِّي ما كُتِبَ لهُ ثُمَّ يُنْصِتُ إذَا تَكَلَّمَ الإمامُ إلا غُفِرَ لهُ ما بَيْنَهُ وَبَيْن الجمُعَةِ الأُخْرَى» رواه البخاري.

**828/4** ـ ئەبۇئابدۇللاھ سەلمان فارسى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر كىشى جۈمە كۈنىدە، غۇسلى قىلىپ پاكلىنىپ ۋە مايلىنىپ ياكى ئۆيىدە بار خۇش ـ بۇي نەرسىلەرنى ئىشلىتىپ ئاندىن مەسچىتكە كېلىپ ئىككى ئادەمنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋەتمەي ئۆزىگە بۇيرۇلغان نامازنى ئوقۇپ، ئىمام خۇتبە سۆزلىگەندە جىم ئولتۇرسا ئۇنىڭ ئىككى جۈمە ئارىلىقىدىكى گۇناھى كەچۈرۈم قىلىنىدۇ». [بۇخارىدىن]

829/5 ـ وعن عمرو بن شُعَيْب عن أبيه عن جده رضي الله عنه أن رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لايحَلُّ لِرَجُل أن يُفَرِّقَ بَيْنَ اثْنَيْنِ إلا بإِذْنِهِمَا» رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن.

وفي رواية لأبي داود: «لايَجلِسُ بَيْنَ رَجُلَيْنِ إلا بِإِذْنِهمَا».

**829/5** ـ ئەمىر ئىبنى شۇئەيب ئاتىسىدىن بۇۋىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر ئادەمنىڭ يېقىن ئولتۇرغان ئىككى كىشىنىڭ رۇخسىتىنى ئالماي ئۇلارنىڭ ئارىسىغا كىرىپ ئولتۇرۇشى دۇرۇس ئەمەس». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

ئەبۇداۋۇدنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «ئىككى ئادەمنىڭ ئارىسىدا ئۇلارنىڭ رۇخسىتىسىز ئولتۇرۇشقا بولمايدۇ» دېيىلگەن.

830/6 ـ وعن حذيفة بن اليمان رضي الله عنه أن رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لَعَنَ مَنْ جَلَسَ وَسَطَ الحَلْقَة. رواه أبو داود بإسناد حسن.

وروى الترمذي عن أبي مِجْلَزٍ أن رَجُلاً قَعَدَ وَسَطَ حَلقة فقال حُذَيْفَةُ: مُلْعُونٌ عُلَى لِسَانِ مُحَمَّدٍ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَوْ لَعَنَ الله عَلَى لِسَانِ محُمَدٍ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَنْ جَلَسَ وَسَطَ الْحَلْقةِ. قال الترمذي: حديث حسن صحيح.

**830/6** ـ ھۇزەيفە ئىبنى يەمانى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۇمۇلاق چەمبەر شەكلىدە بولۇپ ئولتۇرغانلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئولتۇرغۇچىغا لەنەت قىلدى. (ئوتتۇرىغا چۈشۈپ باشقىلارنىڭ ئالدىنى توسۇپ ئولتۇرۇشنى چەكلىدى). [ئەبۇداۋۇدتىن]

ئىمام تىرمىزى ئەبۇمەجلەزنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر ئادەم ھەلقە بولۇپ ئولتۇرغانلارنىڭ ئوتتۇرىسىغا كېلىپ ئولتۇردى. شۇنىڭ بىلەن ھۇزەيفە: ھەلقىنىڭ ئوتتۇرىسىغا كېلىپ ئولتۇرغان كىشىگە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تىلى ئارقىلىق لەنەت ئېيتىلغان ياكى الله مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تىلى ئارقىلىق لەنەت ئېيتقان دېدى.

831/7 ـ وعن أبي سعيد الخدريِّ رضي الله عنه قال سمعت رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول» خَيْرُ الْمَجَالِسِ أَوْسَعُهَا» رواه أبو داود بإسناد صحيح على شرطِ البخاري.

**831/7** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «سورۇننىڭ ياخشىسى، ئۇنىڭ ئازادە بولغىنىدۇر» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان. [ئەبۇداۋۇدتىن]

832/8 ـ وعن أبي هريرة رضي الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ جَلَسَ في مَجْلس فَكَثُرَ فيهِ لَغطُهُ فقال قَبْلَ أَنْ يَقُومَ منْ مجلْسه ذلك: سبْحانَك اللَّهُمّ وبِحَمْدِكَ أشْهدُ أنْ لا إله إلا أنْت أَسْتغْفِركَ وَأَتُوبُ إليْك: إلا غُفِرَ لَهُ ما كانَ في مجلسه ذلكَ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

**832/8** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىرەر سورۇندا ئولتۇرۇپ، ئۇ سورۇندا پايدىسىز سۆزنى كۆپ قىلغان بولسا شۇ سورۇندىن تۇرۇپ كېتىشتىن بۇرۇن: «ئى الله! ساڭا ھەمدۇ ئېيتقان ھالەتتە سېنى ئۇلۇغلايمەن، سەندىن باشقا ئىلاھ يوق دەپ گۇۋاھلىق بېرىمەن، سەندىن گۇناھلىرىمنى ئەپۇ قىلىشىڭنى سورايمەن، ساڭا تەۋبە قىلىمەن» دېگەن دۇئانى قىلسا ئۇنىڭ شۇ سورۇندىكى سۆزىنىڭ گۇناھى كەچۈرۈم قىلىنىدۇ». [تىرمىزىدىن]

833/9 ـ وعن أبي بَرْزَةَ رضي الله عنه قال: كان رسول صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ بآخرة إذَا أَرَادَ أَنْ يَقُومَ مِنَ الْمَجلِسِ» سُبْحَانَكَ اللَّهُمَّ وبَحَمْدكَ أَشْهدُ أَنْ لا إلهَ إلا أَنْتَ أَسْتَغْفِرُكَ وأَتُوبُ إِلَيْكَ» فقال رَجُلٌ يارسول الله إنَّك لَتَقُولُ قَوْلاَ مَاكُنْتَ تَقُولُهُ فِيمَا مَضَىَ؟ قال: «ذلكَ كفَّارَةٌ لِماَ يَكُونُ في الْمجْلِسِ» رواه أبو داود، ورواه الحاكم أبو عبد الله في المستدرك من رواية عائشة رضي الله عنها وقال: صحيح الإسناد.

**833/9** ـ ئەبۇبەرزە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆمرىنىڭ ئاخىرىدا قاچانكى بىرەر سورۇندىن تۇرۇپ كەتمەكچى بولسا سۆزىنىڭ ئاخىرىدا: «ئى الله! ساڭا ھەمدۇ ئېيتقان ھالەتتە سېنى ئۇلۇغلايمەن، سەندىن باشقا ئىلاھ يوق دەپ گۇۋاھلىق بېرىمەن، سەندىن گۇناھلىرىمنى ئەپۇ قىلىشىڭنى سورايمەن، ساڭا تەۋبە قىلىمەن» دەيتتى. بىر ئادەم: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سەن ئىلگىرى دەپ باقمىغان سۆزنى دېدىڭغۇ؟ دېۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ سۆز سورۇندا ئۆتۈلگەن گۇناھلارنى يۇيىدۇ» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

834/10 ـ وعن ابن عمر رضي الله عنهما قال: قَلَّمَا كان رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقوم من مَجْلس حتى يَدعُوَ بهؤلاَءِ الدَّعوَاتِ» اللَّهمَّ اقْسِم لَنَا مِنْ خَشْيَتِكَ ما تحُولُ به بَيْنَنَا وبَيَنَ مَعاصيك، ومن طَاعَتِكَ ماتُبَلِّغُنَا به جَنَّتَكَ، ومِنَ الْيَقين ماتُهوِّنُ به عَلَيْنا مَصَائِبَ الدُّنيَا. اللَّهُمَّ مَتِّعْنا بِأَسْمَاعِناَ، وأَبْصَارناَ، وقُوّتِنا ما أحييْتَنَا، واجْعَلْهُ الوَارِثَ منَّا، واجعَل ثأْرَنَا عَلى مَنْ ظَلَمَنَا، وانْصُرْنا عَلى مَنْ عادَانَا، ولَا تَجْعلْ مُصِيبَتَنا في دِينِنا، ولَا تَجْعلِ الدُّنْيَا أكبَرَ همِّنا ولا مبلغ عِلْمِنَا، ولاَ تُسَلِّط عَلَيَنَا مَنْ لا يْرْحَمُناَ» رواه الترمذي وقال حديث حسن.

**834/10** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىرەر سورۇندىن بۇ دۇئانى قىلماي تۇرۇپ چىقىپ كېتىدىغان ۋاقتى ناھايىتمۇ ئاز ئىدى«ئى الله ! بىزگە ساڭا ئاسىي بولۇپ قېلىشتىن ساقلايدىغان قورقۇنچ، بىزنى جەننىتىڭگە

يەتكۈزىدىغان ئىتائەت، دۇنيادا بىزگە يەتكەن مۇسىبەتلەرگە پەرۋا قىلمايدىغان ئىشەنچ بەرگىن، ئى الله ! بىزنى هاياتلا قالدۇرىدىكەنسەن، كۆز ـ قۇلاق، كۈچ ـ قۇۋۋەتلىرىمىزدىن پايدىلاندۇرغايسەن، ئۇنىڭ هەربىرىنى بىزگە ۋارىس قىلغايسەن (يەنى بىز ئۆلگىچە سالامەت قىلغايسەن)، بىزنى بىزگە زۇلۇم قىلغانلاردىن ئىنتىقام ئالالايدىغان قىلغايسەن، دۈشمەنلىرىمىزگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگەيسەن، بىزنىڭ مۇسىبىتىمىزنى دىنىمىزدا يەتكۈزمىگەيسەن، بىزنىڭ ئەڭ چوڭ غېمىمىزنى دۇنيا غېمى قىلمىغايسەن، بىزنىڭ ئىلمىمىزنى دۇنيانىلا قىلىپ قويمىغايسەن، بىزگە رەھىم قىلمايدىغان كىشىلەرنى بىزگە ئىگە قىلىپ قويمىغايسەن». [تىرمىزىدىن]

835/11 ـ وعن أبي هريرة رضي الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم» مَا مِنْ قَوْمٍ يَقومونَ مِنْ مَجْلسٍ لا يَذكُرُون الله تعالى فيه إلا قَاموا عَنْ مِثلِ جيفَةِ حِمَارٍ وكانَ لَهُمْ حَسْرَةً» رواه أبو داود بإسناد صحيح.

**835/11** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر قەۋم بىرەر سورۇندىن الله نى ئەسلىمەي تۇرۇپ كەتسە، خۇددى ئېشەكنىڭ ئۆلۈكىنىڭ ئۈستىدىن تۇرۇپ كەتكەندەك بولىدۇ، ئۇ سورۇن ئۇلار ئۈچۈن ھەسرەت بولىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

836/12 ـ وعنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَا جَلَسَ قَومٌ مَجْلِساً لم يَذْكرُوا الله تَعَالَى فيه ولَم يُصَلُّوا على نَبِيِّهم فيه إلاّ كانَ عَلَيّهِمْ تِرةٌ، فإنْ شاءَ عَذَّبَهُم، وإنْ شَاءَ غَفَرَ لَهُم» رواه الترمذي وقال حديث حسن.

**836/12** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر قەۋم بىر سورۇندا ئولتۇرۇپ ئۇ سورۇندا الله نى ياد ئەتمىسە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ئوقۇمىسا بۇ سورۇن ئۇلار ئۈچۈن ھەسرەتتۇر، الله خالىسا ئۇلارنى ئازاپلايدۇ، خالىسا كەچۈرىدۇ». [تىرمىزىدىن]

837/13 ـ وعنه عن رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ قعَدَ مَقْعَداً لم يَذْكُرِ الله تعالى فِيهِ كَانَت عليه مِنَ الله ترَة، وَمَن اضطجَعَ مُضْطَجَعاً لايَذْكرُ الله تعالى فيه كَانَتْ عَلَيْه مِنَ الله تِرَةٌ» رواه أبو داود. وقد سبق قريبا، وشَرَحْنَا» التِّرَةَ» فِيهِ

**837/13** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئولتۇرغان بىرەر سورۇندا الله نى ئەسلىمىسە، ئۇنىڭغا الله دىن يامان ئاقىۋەت يېتىپ قالىدۇ، كىمكى ياتقان بىرەر جايىدا الله نى ئەسلىمىسە ئۇنىڭغا الله دىن يامان ئاقىۋەت يېتىپ قالىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 130 ـ باب

## چۈش ۋە چۈشكە ئالاقىدار ئىشلار توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمِنْ آيَاتِهِ مَنَامُكُمْ بِاللَّيْلِ وَالنَّهَارِ﴾ ﴿سىلەرنىڭ كېچىسى ۋە كۈندۈزى ئۇخلىشىڭلار (كۈندۈزى) الله نىڭ مەرھەمىتىدىن (رىزىق) تەلەپ قىلىپ (ھەرىكەتلىنىشىڭلار)، الله نىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر﴾[1].

838/1 ـ وعن أبي هريرة رضي الله عنه قال: سمعت رسول الله صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلّم يقول: «لم يَبقَ مِنَ النُّبوة إلا المُبشراتُ» قالوا: وَمَا المُبشراتُ؟ قال: «الرؤيا الصالِحةُ» رواه البخاري.

**838/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «مەندىن كېيىن پەيغەمبەرلىكنىڭ ئالامىتىدىن ھېچ نەرسە قالمايدۇ پەقەت بېشارەت بەرگۈچى نەرسىلەرلا قالىدۇ» دېدى. بۇنى ئاڭلىغان ساھابىلار: بېشارەت بەرگۈچى نەرسە دېگەن نېمە؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياخشى چۈش» دەپ جاۋاپ بەردى. [بۇخارىدىن]

839/2 ـ وعنه أن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذَا اقتَربَ الزَّمَانُ لَمْ تَكَدْ رُؤْيَا الُمؤْمن تَكذبُ، وَرُؤْيَا المُؤْمِنِ جُزْءٌ منْ ستَّةٍ وَأَرْبَعينَ جُزْءًا مِنَ النُّبُوةِ» متفق عليه. وفي رواية: «أصْدَقُكُم رُؤْيَا: أَصْدَقكم حَديثاً».

**2/839** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاخىرقى زامان يېقىنلاشقاندا مۆمىننىڭ چۈشى ئاسان يالغان چىقمايدۇ، مۆمىننىڭ چۈشى پەيغەمبەرلىكنىڭ 46 پارچىسىدىن بىر پارچىدۇر (بۇنداق دېگەنلىك مۆمىننىڭ كۆرگەن چۈشىنىڭ راست چىقىش تەرىپىنى دېمەكچى)». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئاراڭلاردىكى چۈشى راست چىقىدىغانلار سىلەرنىڭ راست سۆزلەيدىغىنىڭلاردۇر». دېيىلگەن.

840/3 ـ وعنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ رآني في المَنَامِ فَسَيَرَاني في اليَقَظَةِ أوْ كأنَّمَا رآني في اليَقَظَةِ لايَتَمثَّلُ الشَّيْطانُ بي». متفق عليه.

**840/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى مېنى چۈشىدە كۆرسە كەلگۈسىدە ئويغىدىمۇ مېنى كۆرىدۇ، ياكى مېنى ئويغاقتا كۆرگەنگە ئوخشاش بولىدۇ، چۈنكى شەيتان مېنىڭ سۈرىتىمگە كىرەلمەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

841/4 ـ وعن أبي سعيد الخدريِّ رضي الله عنه أنه سمع النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «إذا رَأى أحدُكُم رُؤْيَا يُحبُّهَا فَإنَّما هي من الله تعالى فَلْيَحْمَدِ الله عَلَيهَا وَلْيُحُدِّثْ بِها وفي رواية: فَلا يُحَدِّثْ بها إلا مَنْ يُحِبُّ وَإذا رأى غَيرَ ذَلك مما يَكرَهُ فإنَّما هي مِنَ الشَّيْطانِ فَلْيَسْتَعِذْ مِنْ شَرِّهَا وَلا يَذْكرْها لأحد فإنها لا تضُرُّه» متفق عليه.

**841/4** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قاچانكى بىرەرسىڭلار ياخشى چۈش

[1] سۈرە رۇم 23 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

كۆرسە، شەكسىز ئۇ الله تەرىپىدىندۇر، ئۇ الله غا ھەمدى ئېيتسۇن، بىرەرسىگە سۆزلىمەكچى بولسا سۆزلىسۇن».

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ھېچكىمگە دىمەي پەقەت دوستىغا سۆزلىسۇن، قاچانكى يامان چۈش كۆرسە شەكسىز ئۇ شەيتان تەرىپىدىندۇر، ئۇنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلىسۇن، ھېچ كىشىگە ئۇنى سۆزلىمىسۇن، شۇنىڭ بىلەن ئۇ چۈش ئۇ ئادەمگە زىيان كەلتۈرەلمەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

842/5 ـ وعن أبي قتادة رضي الله عنه قال: قال النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الرّؤيا الصَّالَحِةُ وفي رواية الرُّؤيَا الحَسَنَةُ منَ الله، والحُلُم مِنَ الشَّيْطَان، فَمَن رَأى شَيْئاً يَكرَهُهُ فَلْيَنْفُثْ عَن شِمَاله ثَلاَثاً، ولْيَتَعَوَّذْ مِنَ الشَّيْطان فَإنَّها لا تَضُرُّهُ» متفق عليه. « النَّفثُ» نَفخٌ لطيفٌ لاريقَ مَعَهُ.

**842/5** ـ ئەبۇقەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «توغرا چۈش، يەنە بىر رىۋايەتتە: ياخشى چۈش الله دىن، يامان چۈش شەيتاندىن، كىمكى يامان چۈش كۆرسە سول تەرىپىگە ئۈچ قېتىم تۈكۈرۈۋەتسۇن[1] ۋە شەيتاننىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلىسۇن، شۇنىڭ بىلەن ئۇ چۈش ئۇنىڭغا زىيان كەلتۈرەلمەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

843/6 ـ وعن جابر رضي الله عنه عن رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذَا رَأى أحَدُكُم الرُّؤيا يَكْرَهُها فلْيبصُقْ عَن يَسَارِهِ ثَلاَثاً، وْلَيَسْتَعِذْ بالله مِنَ الشَّيَطانِ ثَلاثاَ، وليَتَحوَّل عَنْ جَنْبِهِ الذي كان عليه» رواه مسلم.

**843/6** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قاچانكى سىلەردىن بىرەرسى يامان چۈش كۆرۈپ قالسا سول تەرىپىگە ئۈچ قېتىم تۈكۈرسۇن، شەيتاندىن الله غا سېغىنىپ ئۈچ قېتىم پاناھ تىلىسۇن، بىسىپ ياتقان تەرىپىدىن يەنە بىر تەرىپىگە ئۆرۈلۈۋالسۇن». [مۇسلىمدىن]

844/7 ـ وعن أبي الأسقع واثلة بن الأسقع رضي الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ من أعظَم الفِرى أن يَدَّعِي الرَّجُلُ إلى غَيْرِ أبِيه، أوْ يُري عَيْنهُ مَالم تَرَ، أوْ يقولَ على رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَا لَمْ يَقُلْ» رواه البخاري.

**844/7** ـ ئەبۇئەسقەئى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « ئەڭ چوڭ يالغانچىلىق بىر كىشىنىڭ ئۆزىنىڭ دادىسىنى قويۇپ باشقا بىرىنى دادام دەپ دەۋا قىلىشى ياكى كۆزى كۆرمىگەننى كۆردۈم دېيىشى (يەنى يالغان چۈش بايان قىلىشى) ياكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دېمىگەن سۆزنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دېگەن دېيىشىدۇر». [بۇخارىدىن]

## سالاملىشىش توغرىسىدا

[1] بۇ يەڭگىل تۈكۈرۈك بولۇپ، ئۇنىڭدا ھۆللۈك يوق .

## 131 ـ باب

### سالام قىلىشنىڭ پەزىلىتى ۋە سالامنى ئاشكارا قىلىشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لا تَدْخُلُوا بُيُوتاً غَيْرَ بُيُوتِكُمْ حَتَّى تَسْتَأْنِسُوا وَتُسَلِّمُوا عَلَى أَهْلِهَا﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! باشقىلارنىڭ ئۆيلىرىگە (كىرىشكە) ئىجازەت سورىمىغىچە ۋە ئۆي ئىگىسىگە سالام بەرمىگىچە كىرمەڭلار﴾[1] ﴿فإذا دخلتم بيوتاً فسلموا على أنفسكم تحية من عند الله مباركة طيبة﴾ ﴿سىلەر ئۆيلەرگە كىرگەن چېغىڭلاردا ئۆزەڭلارغا (يەنى ئۆيدىكى كىشىلەرگە) الله بەلگىلىگەن مۇبارەك، پاك سالامنى بېرىڭلار (يەنى ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم دەڭلار)﴾[2].

﴿وَإِذَا حُيِّيتُمْ بِتَحِيَّةٍ فَحَيُّوا بِأَحْسَنَ مِنْهَا أَوْ رُدُّوهَا﴾ ﴿سىلەرگە بىر كىشى سالام بەرسە، ئۇنىڭغا تېخىمۇ ياخشى سالام بىلەن جاۋاپ قايتۇرۇڭلار، (يەنى بىر كىشى ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم دەپ سالام بەرسە ئۇنىڭغا ۋە ئەلەيكۇم ئەسسالام ۋەرەھمەتۇللاھى ۋەبەركاتۇھۇ دەڭلار) ياكى ئۇنىڭ سالىمىنى ئەينەن قايتۇرۇڭلار (يەنى ۋە ئەلەيكۇم ئەسسالام دەڭلار)﴾[3] وقال تعالى: ﴿هَلْ أَتَاكَ حَدِيثُ ضَيْفِ إِبْرَاهِيمَ الْمُكْرَمِينَ إِذْ دَخَلُوا عَلَيْهِ فَقَالُوا سَلاماً قَالَ سَلامٌ﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد!) ساڭا ئىبراھىمنىڭ هۆرمەتلىك مېھمانلىرىنىڭ خەۋىرى يەتتىمۇ؟ ئۆز ۋاقتىدا ئۇلار ئىبراھىمنىڭ يېنىغا كىرىپ سالام دېدى. ئىبراھىم سالامنى ئىلىك ئالدى﴾[4].

845/1 ـ وعن عبد الله بن عمرو بن العاص رضي الله عنهما أن رجلا سأل رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أيُّ الإسلام خَيْرٌ؟ قال «تُطْعِم الطَّعَامَ، وَتَقْرأُ السَّلَامَ عَلَىَ مَنْ عَرَفْتَ وَمَنْ لَمْ تَعْرِفْ». متفق عليه.

**845/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: ئىسلامدا قايسى ئەمەل ياخشى؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىشىلەرگە تائام بەرگىن ۋە تونىغان ۋە تونىمىغان كىشىلەرگە سالام قىلغىن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

846/2 ـ وعن أبي هريرة رضي الله عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال» لما خَلَقَ الله تعالى آدم صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: اذْهَبْ فَسَلِّمْ عَلَى أُولئِكَ نَفَرٍ مِنَ الَمَلَائكة جُلُوسٌ فاسْتمِعْ مايُحَيُّونَكَ فَإنَّها تَحِيَّتُكَ وَتَحِيَّةُ ذُرِّيَّتِك. فقال: السَّلَام عَلَيْكُمْ، فقالوا: السَّلَامُ عَلَيْكَ وَرَحْمةُ الله، فَزادُوهُ: وَرَحْمَةُ الله» متفق عليه.

**846/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله ئادەم ئاتىمىزنى ياراتقان چاغدا ئادەم ئاتىمىزغا: ئاۋۇ ئولتۇرغان پەرىشتىلەرنىڭ ئالدىغا بېرىپ سالام بەرگىن، ئاندىن ساڭا قايتۇرغان سالىمىغا قۇلاق سالغىن، بۇ سېنىڭ ۋە ئەۋلاتلىرىڭنىڭ سالىمىدۇر، دېدى. ئادەم ئاتىمىز: ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم، دەپ سالام بەردى.

---

[1] سۈرە نۇر 27 ـ ئايەت.
[2] سۈرە نۇر 61 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە نىسا 86 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.
[4] سۈرە زارىيات 24 ـ 25 ـ ئايەتلەر.

پەرىشتىلەر: ئەسسالامۇ ئەلەيكە ۋەرەھمەتۇللاھ دەپ ”ۋەرەھمەتۇللاھ“ دېگەن سۆزنى قوشۇپ سالام قايتۇردى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

847/3 - وعن أبي عُمارة البراء بن عازبٍ رضي الله عنهما قال: أمرنا رسولُ الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بسَبع: «بِعِيادَةِ المَرِيضِ. وَاتِّباع الجَنائز، وَتشْميت العَاطس، ونصرِ الضَّعِيف، وَعَوْن المظلوم، وإفْشاءِ السَّلام، وإبرارِ المقسم» متفق عليه، هذا لفظ إحدى روايات البخاري.

**847/3** - ئەبۇئۇمارە بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى يەتتە ئىشقا بۇيرىدى: ❶ كېسەل يوقلاشقا. ❷ جىنازىغا ئەگىشىپ قەبرىستانلىققا بېرىشقا. ❸ چۈشكۈرگەن كىشىگە جاۋاپ قايتۇرۇشقا . ❹ ئاجىزلارغا ياردەم بېرىشكە. ❺ زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىلارغا ياردەم بېرىشكە. ❻ سالامنى ئاشكارا قىلىشقا. ❼ قەسەم قىلغۇچىنىڭ قەسىمىنى ئورۇنلىشىغا ياردەم بېرىشكە (گۇناھ ئىشلارغا قەسەم ئىچمىگەنلا بولسا). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

848/4 - وعن أبي هريرة رضي الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم» لا تَدْخُلوا الجَنَّةَ حَتَّى تُؤْمِنُوا وَلا تُؤمِنوا حَتى تَحَابُّوا، أَوَلا أَدُلُّكُمْ عَلَى شَيءٍ إذا فَعَلْتُمُوهُ تَحابَبْتُم؟ أَفْشُوا السَّلام بَيْنَكُم» رواه مسلم.

**848/4** - ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەتكە ئىلگىرى بولغان زات بىلەن قەسەمكى، سىلەر مۆمىن بولمىغۇچىلىك جەننەتكە كىرەلمەيسىلەر. بىر - بىرىڭلارنى ياخشى كۆرمىگىچە ياخشى كۆرمىگىچىلىك مۆمىن بولمايسىلەر، مەن سىلەرنى ئەمەل قىلساڭلار بىر - بىرىڭلارنى ياخشى كۆرىدىغان بىر ئىشقا باشلاپ قويمايمۇ؟ سىلەر ئاراڭلاردا سالامنى ئاشكارا قىلىڭلار». [مۇسلىمدىن]

849/5 - وعن أبي يوسف عبد الله بن سلام رضي الله عنه قال: سمعت رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول «يَا أَيُّهَا النّاسُ أَفْشُوا السَّلام، وَأَطْعِمُوا الطَّعَامَ، وَصِلُوا الأَرحامَ، وَصَلُّوا والنَّاس نيامٌ، تَدْخُلوا الجَنَّةَ بسلام» رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

**849/5** - ئەبۇيۇسۇف ئابدۇللاھ ئىبنى سالام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ئى خالايىق! سالامنى ئاشكارا قىلىڭلار، كىشىلەرگە تائام بېرىڭلار، سىلە - رەھىم قىلىڭلار، كېچىسى قوپۇپ ناماز ئوقۇڭلار شۇندىلا جەننەتكە سالامەت كىرەلەيسىلەر». [تىرمىزىدىن]

850/6 - وعن الطفيل بن أبي بن كعب أنه كان يأتي عبد الله بن عمر فيغدو مَعَهُ إلى السوق، قال: فإذا غدونا إلى السوق، لم يمر عبد الله على سقاط ولا صاحب بيعَة وَلا مسْكين وَلا أحد إلا سَلّم عَليه، قال الطُّفيلُ: فَجِئْتُ عبد الله بنَ عُمرَ يَوْماً فاسْتَتْبَعني إلى السُّوقِ فقُلْت لَهُ: ماتَصْنَعُ بالسوقِ وأَنْتَ لا تَقِفُ عَلى البَيْعِ وَلا تَسْأَلُ عَن السلع وَلا تَسُومُ بها وَلا تَجلسُ في مجالس السّوق؟ وأقولُ اجْلسْ بنا ههُنا نَتَحدَّث، فقال يا أبا بُطْن. وَكانَ الطُّفَيلُ ذَا بَطْن إنَّما نَغْدو منْ أَجْل السَّلام فنُسَلِّمُ عَلَى مَنْ لَقِيناهُ، رواه مالك في الموَطَّإ بإسناد صحيح.

**850/6** ـ تۇفەيل ئىبنى ئۇبەيدىن مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەرنىڭ يېنىغا بېرىپ ئۇنىڭ بىلەن ئەتىگەندە بازارغا باراتتى، تۇفەيل مۇنداق دەيدۇ: بىز ئەتتىگەندە بازارغا كەلگەندە ئابدۇللاھ مەيلى كونا ماللارنى ساتقۇچى، مەيلى رەسمى سودىگەر، مەيلى مىسكىن، مەيلى باشقا كىشى بولسۇن، ئۇچرىغانلا ئادەمگە سالام بېرەتتى. بىر كۈنى ئابدۇللاھنىڭ يېنىغا باردىم. ئۇ مەن بىلەن بازارغا ماڭدى، مەن ئۇنىڭغا: بازاردا نېمە قىلىسەن؟ يا بىرەر سودا قىلمايسەن، يا مال باھاسىنى سورىمايسەن، يا مالغا خېرىدار بولمايسەن، يا بازاردىكى بىرەر سورۇندا ئولتۇرمايسەن، مېنىڭچە بۇ جايدا ئولتۇرۇپ پاراڭلىشايلى ، دېدىم. ئۇ: ئى يوغان قورساق شەكسىزكى، بىز بازارغا ئۇچرىغانلىكى كىشى بىلەن سالاملىشىش ئۈچۈن بارىمىز، دېدى. [مالىكتىن]

## 132 ـ باب

## سالامنى قانداق قىلىش توغرىسىدا

يستحب أن يقول المبتدئ بالسلام: «السلام عليكم ورحمة الله وبركاته» فيأتي بضمير الجمع، وإن كان المسلم عليه واحداً، ويقول ا لمجيب: «وعليكم السلام ورحمة الله وبركاته» فيأتي بواو العطف في قوله: وعليكم.

سالام بەرگۈچىنىڭ گەرچە سالام بېرىلىدىغان كىشى بىر بولسىمۇ كۆپلۈك ئىبارىسىنى قوللىنىپ ”ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋە رەھمەتۇللاھ ۋەبەرىكاتۇھۇ“ دېيىشى ۋە سالام قايتۇرغۇچىنىڭمۇ ”ۋە ئەلەيكۇم ئەسسالام ۋە رەھمەتۇللاھى ۋە بەرىكاتۇھۇ“ دەپ ۋەئەلەيكۇم بىلەن باشلىشى ياخشىدۇر.

851/1 ـ عن عِمران بن حصين رضي الله عنهما قال: جاءَ رجُل إلى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: السَّلامُ عَلَيكُم، فَرَدّ عَلَيْهِ ثم جَلَسَ، فقال النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «عَشْرٌ» ثم جَاءَ آخَرُ فَقَالَ: السَّلامُ عَلَيكُم وَرَحْمَةُ الله، فَرَدّ عليهِ فَجَلَسَ، فقال: «عِشْرون»، ثم جَاءَ آخَرُ فَقَالَ: السَّلامُ عَلَيكُم وَرَحْمَةُ الله وَبَرَكَاتُهُ، فَرَدّ عليهِ فَجَلَسَ، فقال: «ثَلاثُونَ». رواه أبو داود والترمذي وقال: حديث حسن.

**851/1** ـ ئىمران ئىبنى ھۇسەين رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىپ: ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا سالام قايتۇردى، ئاندىن ئۇ ئادەم ئولتۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئون ساۋاب» دېدى. يەنە بىر كىشى كېلىپ: ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھ، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا جاۋاپ قايتۇردى، ئاندىن ئۇ ئادەم ئولتۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يىگىرمە ساۋاب» دېدى. ئاندىن يەنە بىر ئادەم كېلىپ: ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھ ۋە بەرىكاتۇھۇ، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سالام قايتۇردى، ئاندىن ئۇ ئادەم ئولتۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئوتتۇز ساۋاب» دېدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

852/2 ـ وعن عائشة رضي الله عنها قالتْ: قال لي رسولُ الله صلى الله عليه وسلم: «هذا جبرِيلُ يَقرَأُ عَلَيْكِ السَّلَامَ» قالَتْ: قُلتُ: «وَعَلَيْه السَّلامُ ورحْمَةُ الله وَبَرَكَاتُهُ» متفقُ عليه.

**852/2** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «بۇ بولسا جىبرىئىل، ئۇ سىزگە سالام قىلدى» دېۋىدى. مەن: ۋە ئەلەيھىسسالام ۋە رەھمەتۇللاھى ۋە بەرەكاتەھۇ ، دېدىم. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

853/3 ـ وعن أنسٍ رضي الله عنه أن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كان إذا تكلم بِكَلِمة أعَادهَا ثَلاثاً حتَّى تُفْهَم عنه، وإذا أتى على قوْم فَسَلَّمَ عَلَيهم سَلَّم عَلَيهم ثَلاثاً، رواه البخاري. وهذا محمُولٌ عَلَى ما إذا كان الجَمْعُ كثيراً.

**853/3** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىرەر سۆزنى قىلسا كىشىلەرنىڭ چۈشىنىۋېلىشى ئۈچۈن ئۈچ قېتىم قايتىلايتتى، كۆپچىلىكنىڭ قېشىدىن ئۆتۈپ سالام بەرمەكچى بولسا ئۈچ قېتىم سالام بېرەتتى. [بۇخارىدىن]

854/4 ـ وعن الْمِقْدَاد رضي الله عنه في حَدِيثه الطويل قال: كُنَّا نَرْفَعُ للنبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَصِيبهُ مِنَ الَّلبَن فَيَجيئُ مِنَ اللَّيلِ فَيُسَلِّمُ تسليماً لايوقظُ نَائِماً وَيُسمِعُ اليَقْظان فَجَاء النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَسَلَمَّ كما كان يُسَلمُ، رواه مسلم.

**854/4** ـ مىقداد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆزىنىڭ ئۇزۇن ھەدىسىدە مۇنداق دېگەن: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈتتىن بولغان نېسىۋىسىنى ئېلىپ قوياتتۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىلىرى كېلىپ ئۇخلاپ قالغانلار ئويغانمىغۇدەك، ئويغاقلار ئاڭلىغۇدەك سالام قىلاتتى، بۇگۈنمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېلىپ ئىلگىركىدەك سالام بەردى. [مۇسلىمدىن]

855/5 ـ عن أسماء بنتِ يزيد رضي الله عنها أن رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَرَّ في المَسْجِد يوْماً وَعصْبَةٌ مِنَ النِّساء قُعودٌ فألوْى بيده بالتسليم. رواه الترمذي وقال: حديث حسن. وهذا محمول على أنه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم جَمَعَ بَيَن اللَّفظ والإشارة، ويُؤيِّدُهُ أن في رِواية أبي داود: «فَسَلَّم عَلَيْنا».

**855/5** ـ ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەسچىتكە كىرىۋېتىپ ئولتۇرغان بىر توپ ئاياللارغا قولى بىلەن سالام ئىشارىتى قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ئىشارىتى چوقۇم ئاغزاكى سالام بىلەن بىرلىكتە بولىشى مۇمكىن. [تىرمىزىدىن]

بۇنى ئەبۇداۋۇدنىڭ «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە سالام قىلدى» دېگەن رىۋايىتى تەكىتلىدى.

856/6 ـ وعن أبي جُرَيِّ الهجُيْمِيِّ رضي الله عنه قال: أتيت رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقلُت: عَلَيْك السَّلامُ يا رَسول الله. فقال: لاتَقُلْ عَلَيْكَ السَّلامُ، فإن عَلَيْكَ السّلامُ تَحيَّةُ الموتى» رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن صحيح. وقد سبق بطولِه.

**856/6** ـ ئەبۇجۇرەي ھۇجەيمىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىپ: ئەلەيكەسسالام يا رەسۇلۇللا ـ دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەلەيكەسسالام دېمە، ئەلەيكەسسالام دېگەن ئۆلۈكلەرگە قىلىنىدىغان سالام»دېدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

133 ـ باب

سالاملىشىشنىڭ ئەدەبلىرى توغرىسىدا

857/1 ـ عن أبي هريرة رضي الله عنه أن رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «يُسَلِّمُ الرَّاكِبُ عَلَى الْمَاشِي، وَالْماشي عَلَي القَاعِدِ، والقليلُ على الكَثِيرِ» متفق عليه.

وفي رواية البخاري: «والصغيرُ على الْكَبِيرِ».

**1/857** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۇلاغ مىنگۈچى پىيادە ماڭغۇچىغا، پىيادە ماڭغۇچى ئولتۇرغۇچىغا، ئاز ئادەملەر كۆپ ئادەملەرگە سالام بەرسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام بۇخارىنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «كىچىك چوڭغا» دېيىلگەن.

858/2 ـ وعن أبي أُمامة صُديٍّ بن عجلان الباهِلِي رضي الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ أَوْلَىَ النَّاس بالله مَنْ بَدأهم بالسَّلاَم». رواه أبو داود بإسنادٍ جيدٍ.

ورواه الترمذي عن أبي أُمامةَ رضي الله عنهُ قِيلَ يارسولَ الله، الرَّجُلانِ يَلْتَقِيان أَيُّهُمَا يَبْدأُ بالسَّلامِ، قال: «أَوْلاهُمَا بالله تعالى» قال الترمذي: حديث حسن.

**858/2** ـ ئەبۇئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەرنىڭ اللہ غا ئەڭ يېقىنى كىشىلەرگە سالامنى باشلىغانلىرىدۇر». [ئەبۇداۋۇدتىن]

تىرمىزىنىڭ ئەبۇئۇمامەدىن قىلغان يەنە بىر رىۋايىتىدە: ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى! ئىككى ئادەم ئۇچرىشىپ قالسا، قايسىسى بۇرۇن سالام قىلىدۇ؟ دېيىلىۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇلاردىن اللہ غا يېقىن بولغىنى (بۇرۇن سالام قىلىدۇ)» دېدى.

## 134 ـ باب

## قىسقا ۋاقىت ئىچىدە تەكرار ئۇچراشسىمۇ، كىرىپ ـ چىققانغا ئوخشاش ياكى ئارىسىدا دەرەخ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر توساق بولۇپ ئايلىنىپ ئۆتكەنگە ئوخشاش سالامنى قايتا قىلىشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

859/1 ـ عن أبي هريرة رضي اللّه عنه في حديث المسيءِ صَلاتُه أَنَّهُ جاء فَصَلَّى ثُمَّ جاء إلى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَسَلَّمَ عَلَيْهِ فَرَدّ عَلَيْهِ السَّلام فقال: «ارجع فَصَلِّ فَإنَّكَ لم تُصَلِّ» فَرَجَعَ فَصَلَّى، ثُمَّ جاء فَسَلَّمَ عَلَى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حَتَّى فَعَل ذلكَ ثَلاثَ مَرَّاتٍ. متفق عليه.

**859/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ نامازنى ياخشى ئوقۇيالمىغان ئادەم ھەققىدىكى ھەدىسىدە مۇنداق دېيىلگەن: بىر كىشى كېلىپ، ناماز ئوقۇپ بولۇپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ سالام بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سالام قايتۇرۇپ: «قايتىپ! بېرىپ نامازنى قايتا ئوقۇغىن، سەن ناماز ئوقۇمىدىڭ» دېدى. ئۇ ئادەم قايتىپ بېرىپ ناماز ئوقۇپ كېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا

سالام بەردى. ھەتتا بۇ ئىش ئۈچ قېتىم تەكرارلاندى (دېمەك ھېلى سالاملاشقان بولسىمۇ، ناماز ئوقۇپ كېلىپ يەنە سالاملاشتى). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

860/2 ـ وعنه عن رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذا لقيَ أَحَدَكُمْ أخاه فَلْيُسَلِّمْ عَلَيْهِ، فَإنْ حالَتْ بَيْنَهُمَا شَجَرَةٌ أو جِدَارٌ أَوْ حَجَرٌ ثُمَّ لَقِيَهُ فَلْيُسَلِّمْ عَلَيْه» رواه أبو داود.

**860/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قاچانكى بىرەرسىڭلار بۇرادىرىگە ئۇچراپ قالسا ئۇنىڭغا سالام قىلسۇن، گەرچە ئىككىسىنىڭ ئارىسىنى دەرەخ ياكى تام ياكى يوغان تاش ئايرىۋېتىپ قايتا ئۇچراشسىمۇ قايتا سالام بەرسۇن». [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 135 ـ باب

## ئۆز ئۆيىگە كىرگەندە سالام قىلىشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَإِذَا دَخَلْتُمْ بُيُوتاً فَسَلِّمُوا عَلَى أَنْفُسِكُمْ تَحِيَّةً مِنْ عِنْدِ اللَّهِ مُبَارَكَةً طَيِّبَةً﴾ ﴿سىلەر ئۆيلەرگە كىرگەن چېغىڭلاردا ئۆزەڭلارغا (يەنى ئۆيدىكى كىشىلەرگە) الله بەلگىلىگەن مۇبارەك، پاك سالامنى بېرىڭلار، (يەنى ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم دەڭلار) الله سىلەرنى چۈشەنسۇن دەپ ئايەتلەرنى مۇشۇنداق بايان قىلىدۇ﴾[1].

بۇ ئايەت ئىلگىرىكى باپتا ئۆتكەن.

861/1 ـ وعن أنس رضي الله عنه قال: قال لي رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم» يابُنَّي، إذا دَخَلْتَ عَلى أَهْلِكَ فَسَلِّمْ يَكُنْ بَرِكةً عَلَيْكَ وَعَلَى أهلِ بَيْتِكَ»

رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

**861/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «ئى ئوغلۇم! ئەگەر ئۆيۈڭگە كىرسەڭ سالام قىلىپ كىرگىن، بۇ قىلغىنىڭ سەن ئۈچۈن ۋە ئائىلەڭ ئۈچۈن بەرىكەت بولىدۇ» دېدى. [تىرمىزىدىن]

## 136 ـ باب

## كىچىك بالىلارغا سالام قىلىش توغرىسىدا

862/1 ـ عن أنس رضي الله عنه أنَّهُ مَرَّ عَلى صِبْيان فَسَلَّمَ عَلَيْهِمْ وقال: كانَ رسول لله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَفْعلُهُ. متفق عليه.

**862/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ كىچىك بالىلارنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ ئۇلارغا سالام بېرىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇشۇنداق قىلاتتى دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

---

[1] سۈرە نۇر 61 ـ ئايەت.

137 ـ باب

ئەرنىڭ ئۆز ئايالىغا ۋە ئۆزىگە نامەھرەم بولمىغان ئايال تۇغقانلىرىغا، پىتنە بولۇپ قېلىشتىن قورقمىسا بىر يات ئايالغىمۇ ۋە كۆپ يات ئاياللارغىمۇ سالام قىلىش ياكى شۇ شەرت بىلەن ئاياللارنىڭ يات ئەرلەرگە سالام قىلىشى توغرىسىدا

863/1 ـ عن سهل بن سعد رضي الله عنه قال: كانَتْ فينا امْرَأَةٌ وفي رواية: ـ كانَتْ لَنا عَجُوزٌ تأْخُذُ منْ أُصُولِ السِّلْقَ فتطْرَحُهُ في القِدْرِ وَتُكَرْكِرُ حَبَّاتٍ منْ شَعِيرٍ، فإذا صَلَّيْنا الجُمُعَةَ وانْصَرَفْنَا نُسَلِّمُ عَلَيْها فَتُقدِّمُهُ إلَيْنَا رواه البخاري.

**863/1** ـ سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىزنىڭ ئىچىمىزدە بىر ئايال يەنە بىر رىۋايەتتە بىر قېرى موماي بار ئىدى، ئۇ چامغۇر بىلەن ئارپىنى تارتىپ قازىنىغا سالاتتى. بىز جۈمە نامىزىنى ئوقۇپ قايتىپ كېلىپ ئۇنىڭغا سالام بېرەتتۇق، ئۇ موماي بىزگە تاماقنى ئېلىپ كېلەتتى. [بۇخارىدىن]

864/2 ـ وعن أُم هانئ فاخِتَةَ بِنتِ أَبي طَالب رضي الله عَنْهَا قَالت: أَتيت النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَوْمَ الفَتْح وَهُو يَغْتسِلُ وَفاطِمةُ تَسْتُرُهُ بِثَوْبٍ فَسَلَّمْتُ. وذَكَرَت الحديث. رواه مسلم.

**864/2** ـ ئۇممۇ ھانىي رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەككە فەتھە بولغان كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلسەم يۇيۇنۇۋېتىپتۇ. پاتىمە بىر پارچە رەخت بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى توساپ تۇرۇۋېتىپتۇ. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سالام قىلدىم دەپ ھەدىسنىڭ داۋامىنى سۆزلىدى. [مۇسلىمدىن]

865/3 ـ وعن أسماءَ بنتِ يزيد رضي الله عنها قالت: مر علينا النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في نِسْوَةٍ فَسَلَّمَ عَلَيْنَا.

رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن، وهذا لفظ أَبي داود، و لفظ الترمذي: أَن رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَرَّ في المْسْجِدِ يوْماً وعُصْبَةٌ من النِّسَاءِ قُعُود فألوى بِيَدِهِ بالتَّسليم.

**865/3** ـ ئەسما بىنتى يەزىد رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىز بىر قانچە ئاياللارنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ بىزگە سالام بەردى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

ئىمام تىرمىزىنىڭ رىۋايىتىدە: بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەسچىتكە كېتىۋېتىپ ئولتۇرغان بىر توپ ئاياللارغا قولى بىلەن سالام ئىشارىتى قىلدى دېيىلگەن.

138 ـ باب

كاپىرلارغا بۇرۇن سالام بېرىشنىڭ ھاراملىقى، ۋە ئۇلارغا سالامنى قانداق قايتۇرۇش مۇسۇلمان بىلەن كاپىرلار ئارىلاش ئولتۇرغان سورۇندىكى كىشىلەرگە سالام بېرىشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

866/1 ـ وعن أبي هريرة رضي الله عنه أن رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لاتَبْدَؤوا اليَهُودَ ولا النَّصَارى بالسَّلام، فإذا لَقِيتُم أحَدَهُم في طَرِيق فَاضطَرُّوهُ إلى أضْيَقِهِ» رواه مسلم.

**866/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يەھۇدىي ياكى خرىستىيانلارغا بۇرۇن سالام بەرمەڭلار، ئۇلارنىڭ بىرەرسىگە يولدا ئۇچرىشىپ قالساڭلار، ئۇلارنى يولنىڭ چېتىگە قىستاڭلار». [مۇسلىمدىن]

867/2 ـ وعن أنسٍ رضي الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إذَا سَلَّمَ عَلَيكُم أهلُ الكتاب فَقُولُوا: وعَلَيْكُمْ» متفق عليه.

**867/2** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر بىرەر ئەھلى كىتاب سىلەرگە سالام بەرسە سىلەر ۋەئەلەيكۇم[1] دەڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

868/3 ـ وعن أُسامه رضي الله عنه أن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَرَّ عَلَى مَجْلسٍ فيه أخلاطٌ من المُسلِمِينَ والمُشرِكِين عَبَدةِ الأوثَانِ واليَهُودِ فَسَلَّمَ عَلَيْهِمْ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. متفق عليه.

**868/3** ـ ئۇسامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمان، بۇتپەرەست ۋە يەھۇدىيلار ئارىلاش ئولتۇرغان يەردىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ ئۇلارغا سالام قىلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 139 ـ باب

## سورۇندىن تۇرۇپ كەتمەكچى بولسا سۆھبەتداشلىرى بىر بولسۇن ياكى كۆپ بولسۇن ئۇلارغا سالام بېرىپ قوپۇشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

869/1 ـ وعن أبي هريرة رضي الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إذَا انْتَهَى أحَدُكُم إلى المَجْلسِ فَلْيُسَلِّمْ، فَإذَا أرَادَ أنْ يَقُومَ فَلْيُسَلِّمْ،فَليسْتْ الأُولى بأحَقِّ من الآخِرَة» رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن.

**869/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن بىرەرسىڭلار بىرەر سورۇنغا بارسا سالام قىلسۇن. ئۇ سورۇندىن تۇرۇپ كەتمەكچى بولسىمۇ سالام قىلسۇن. ئاۋۋالقى سالام كېيىنكى سالامدىن ئارتۇق ئەمەس (خوشلاشقاندا بەرگەن سالام كۆرۈشكەندە بەرگەن سالامدىن قېلىشمايدۇ)». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 140 ـ باب

## ئۆيگە كىرگەندە رۇخسەت سوراپ كىرىش ۋە ئۇنىڭ ئەدەبلىرى توغرىسىدا

[1] يەنى سىلەرگىمۇ بولسۇن.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لا تَدْخُلُوا بُيُوتاً غَيْرَ بُيُوتِكُمْ حَتَّى تَسْتَأْنِسُوا وَتُسَلِّمُوا عَلَى أَهْلِهَا﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! باشقىلارنىڭ ئۆيلىرىگە (كىرىشكە) ئىجازەت سورىمىغىچە ۋە ئۆي ئىگىسىگە سالام بەرمىگىچە كىرمەڭلار﴾[1] ﴿وَإِذَا بَلَغَ الْأَطْفَالُ مِنْكُمُ الْحُلُمَ فَلْيَسْتَأْذِنُوا كَمَا اسْتَأْذَنَ الَّذِينَ مِنْ قَبْلِهِمْ﴾ ﴿كىچىك باللىرىڭلار بالاغەتكە يەتكەندە ئۇلار ئىلگىرىكىلەر (يەنى چوڭلار كىرىشتە)ئىجازەت سورىغاندەك ئۆيگە كىرىشتە ھەممە ۋاخ ئىجازەت سورىسۇن﴾[2].

870/1 ـ وعن أبي موسى الأشعري رضي الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الاستِئْذانُ ثَلاثٌ، فَإنْ أُذِنَ لَكَ وَ إلاَّ فَارْجِع» متفق عليه.

**1/870** ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەريى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «رۇخسەت سوراش ئۈچ قېتىم بولىدۇ. ساڭا رۇخسەت بېرىلسە كىرگىن، بېرىلمىسە قايتقىن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

871/2 ـ وعن سهلِ بنِ سعد رضي الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم» إنَّمَا جُعِلَ الاستئذأن منْ أَجْلِ البَصَر» متفق عليه.

**871/2** ـ سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «رۇخسەت سوراش، كۆزنىڭ نامەھرەمنى كۆرۈپ قېلىشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

872/3 ـ وعن رِبْعِيٍّ بن حِرَاشٍ قال حدَّثَنا رَجُلٌ من بَنِي عَامِرٍ أنَّهُ استَأذَنَ على النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وهو في بيت فقال: أألِجِ؟ فقال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لخادِمِهِ: «أُخْرُج إلى هذا فَعَلِّمْهُ الإستئذَانَ فَقُل لَهُ قُل: السَّلامُ عَلَيكُم، أأدْخُلُ؟» فَسَمِعهُ الرَّجُلُ فقال: السَّلام عَلَيكم، أأدخُلُ؟ فَأذن له النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَدَخَلَ. رواه أبو داود بإسناد صحيح.

**872/3** ـ رەبىيئى ئىبنى ھىراش رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بەنى ئامىر قەۋمىدىن بىر كىشى بىزگە ھەدىس سۆزلەپ بېرىپ مۇنداق دېدى: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيىدىكى چاغدا رۇخسەت سوراپ، كىرەيمۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ خىزمەتكارىنى بۇيرۇپ: «چىقىپ ئۇنىڭغا رۇخسەت سوراشنى ئۆگىتىپ قويغىن، ئۇنىڭغا دېگىن ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم، كىرەيمۇ؟ دېسۇن» دېدى. مەن بۇنى ئاڭلاپ: ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم كىرەيمۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا كىرىشكە رۇخسەت قىلدى، شۇنىڭ بىلەن مەن كىردىم. [ئەبۇداۋۇدتىن]

873/4 ـ عن كلدة بن الحنبل رضي الله عنه قال: أتيت النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَدَخَلْتُ عَلَيْه ولم أُسَلِّم فقال النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ارْجِعْ فَقُلْ السَّلامُ عَلَيكُم أأدْخلُ؟» رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن.

---

[1] سۈرە نۇر 27 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە نۇر 59 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

**873/4** ـ كىلدە ئىبنى ھەنبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا سالام قىلماي كىرىپتىمەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قايتىپ چىقىپ، ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم، كىرەيمۇ؟ دېگىن» دېدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 141 ـ باب

## رۇخسەت سورىغان كىشىگە «سىز كىم؟» دېيىلسە، ئۇ كىشىنىڭ مەن پالانچى دەپ ئۆزىنى تونۇشتۇرغۇدەك ئىسىم ياكى تەخەللۇسىنى ئېيتىشىنىڭ سۈننەتلىكى «مەن» ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئىبارەت ئاسان تونۇلمايدىغان سۆزلەرنى دېيىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

874/1 ـ عن أنس رضي الله عنه في حديثه المشهور في الإسراء قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم،» ثُمَّ صَعِدَ بي جِبْرِيلُ إلى السّماء الدُّنيا فاستفتح» فقيل: منْ هذا؟ قال: جبْرِيلُ، قِيلَ: وَمَنْ مَعَك؟ قال: مُحمَّدٌ. ثمَّ صَعِدَ إلى السَّماء الثّانية والثّالثة والرَّابعة وَسَائرهنَّ وَيُقالُ في باب كل سماء: مَنْ هذا؟ فَيقُولُ: جبريل متفق عليه.

**874/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئىسرا (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاسمانغا ئېلىپ چىقىلغانلىق) توغرىسىدىكى رىۋايىتىدە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاندىن جىبرىئىل مېنى بىرىنچى قەۋەت ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ، ئىشىكنى ئېچىشنى تەلەپ قىلدى. ـ بۇ كىم؟ دېيىلدى. ئۇ: جىبرىئىل ـ دېدى (مەن دېمىدى). ـ سەن بىلەن كىم بار؟ دېيىلدى.

جىبرىئىل: مۇھەممەد، دېدى. ئاندىن جىبرىئىل مېنى ئىككىنچى قەۋەت ئاسمانغا ئېلىپ چىقتى، ئىشىكنى ئېچىشنى تەلەپ قىلدى. ـ بۇ كىم؟ دېيىلدى. ئۇ: جىبرىئىل ، دېدى (مەن دېمىدى). ـ سەن بىلەن كىم بار؟ دېيىلدى. جىبرىئىل: مۇھەممەد، دېدى. ئاندىن

ئاندىن ئىككىنچى، ئۈچىنچى، تۆتىنچى ۋە قالغان ئاسمانلارغا ئېلىپ چىقتى. ھەر بىر ئاسماننىڭ ئىشىكىدە بۇ كىم؟ دېيىلەتتى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام: جىبرىئىل ـ دەيتتى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

875/2 ـ وعن أبي ذرٍ رضي الله عنه قال: خَرجَتُ لَيْلة من اللّيالي فإذا رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يمشي وحْدَهُ، فجَعلتُ أمشي في ظلِّ القمَر، فالتفت فرآني فقال: «مَنْ هذا؟» فقلتُ أبو ذَرٍ، متفق عليه

**875/2** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كېچىسى سىرتقا چىقسام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يالغۇز كېتىۋېتىپتۇ. مەنمۇ ئاي يورۇقىدا ماڭدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەينىگە بۇرۇلۇپ مېنى كۆرۈپ: «كىم بۇ؟» دېدى. مەن: ئەبۇزەر، دېدىم. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

876/3 ـ وعن أُمِّ هانئ رضي الله عنها قالت: أتيت النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وهو يغتسل وفاطمةُ تسْتُرُهُ فقال: «مَنْ هذه؟» فقلت: أنا أُم هَانئ. متفق عليه.

**876/3** ـ ئۇممۇ هانىي رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلسەم ئۇ يۇيۇنۇۋېتىپتۇ. فاتىمە ئۇنى پەردە بىلەن توساپ تۇرۇۋېتىپتۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ كىم؟» دېۋىدى. مەن: ئۇممۇ هانى ، دېدىم. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

877/4 ـ وعن جابر رضي الله عنه قال: أَتَيتُ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَدَقَقْتُ الباب فقال: «من ذا؟» فقلت، أنا، فقال: «أنا أنا؟» كأنهُ كَرِهَهَا، متفق عليه.

**877/4** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىگە بېرىپ ئىشىكنى قاقتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىم بۇ؟» دېدى. مەن: مەن دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنىڭ مەن دېگەنلىكىمنى ياقتۇرمىغاندەك قىلىپ: «مەن، مەن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 142 ـ باب

## چۈشكۈرگۈچى ﷲ غا ھەمدى ئېيتسا، يەرھەمۇكۇمۇللاھ دەپ جاۋاپ قايتۇرۇشنىڭ ياخشىلىقى، ھەمدى ئېيتمىسا جاۋاپ قايتۇرۇشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى چۈشكۈرۈش، جاۋاپ قايتۇرۇش ۋە ئەسنەشنىڭ ئەدەبلىرى توغرىسىدا

878/1 ـ عن أبي هريرة رضي الله عنه أن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إن الله يُحِبُّ الُعطاسَ وَيَكْرَهُ التَّثاؤُبَ، فَإذَا عَطَس أحَدكُم وحمد الله تعالى كانَ حقًّا على كل مسلم سمعهُ أن يقول له يرحمك الله وأما التّثاوب فإنما هو من الشيطان، فإذا تثاءب أحدكم فليردُّهُ ما استطاع، فإن أحدكم إذا تثاءب ضَحِكَ منه الشيطان» رواه البخاري.

**878/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله چۈشكۈرۈكنى ياخشى كۆرىدۇ. ئەسنەشنى يامان كۆرىدۇ. كىمكى چۈشكۈرۈپ ئەلھەمدۇلىللاھ دېسە يەنى الله غا ھەمدى ئېيتسا، ئاڭلىغان مۇسۇلماننىڭ ئۇ كىشىگە، يەرھەمۇكەللاھ يەنى الله ساڭا رەھىم قىلسۇن دېيىشى لازىمدۇر. ئەسنەش شەيتاندىن كىمكى ئەسنىمەكچى بولسا ئۇنى ئامال بار قايتۇرۇۋەتسۇن. قايسى بىر ئادەم ئەسنىيدىكەن شەيتان ئۇنىڭدىن كۈلۈپ كېتىدۇ». [بۇخارىدىن]

879/2 ـ وعنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذا عطس أحدكم فليقل: الحمد لله، وليقل له أخوه أو صاحبه: يرحمك الله، فإذا قال له: يرحمك الله فليقل: يهديكم الله ويصلح بالكم» رواه البخاري.

**879/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىرەرسى چۈشكۈرسە، ئەلھەمدۇلىللاھ يەنى بارلىق ماختاش الله غا خاستۇر» دېسۇن. چۈشكۈرگەن كىشىگە ئۇنىڭ قېرىندىشى ياكى دوستلىرى: يەرھەمۇكۇمۇللاھ يەنى الله ساڭا رەھمەت قىلسۇن دېسۇن. ئەگەر يەرھەمەكەللا دېسە. چۈشكۈرگەن كىشى قېرىندىشىغا:

يـەھدىيكۇمۇللاھ ۋە يۇسلىھۇ بالـەكۇم يـەنى الله سىزنى توغـرا يولغا باشلىسۇن، ئىشلىرىڭنى ئوڭۇشلۇق قىلسۇن دېسۇن». [بۇخارىدىن]

880/3 ـ وعن أبي موسى رضي الله عنه قال: سمعت رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ» إذا عَطَس أحدُكُم فحمد الله فشمتوه، فإنْ لم يحمد الله فلا تُشمتوه» رواه مسلم.

**880/3** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئـەنھۇنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلىنـىدۇ، مـەن پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكىنى ئاڭلىغـان: «كىمكـى چۈشكـۈرۈپ ئەلھەمدۇلىللاھ دېسە، يەرھەمۇكۇمۇكەللاھ دەپ جاۋاپ قايتۇرۇڭلار، ئەلھەمدۇلىللاھ دېمىسە جاۋاپ قايتۇرماڭلار!». [مۇسلىمدىن]

881/4 ـ وعن أنس رضي الله عنه قال: عطس رجلان عند النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فشمت أحدهما ولم يشمت الآخر، فقال الذي لم يشمته: عطس فُلانٌ فَشَمَّتهُ وَعطستُ فَلَم تُشَمِّتني؟ فقال: «هذا حمد الله، وإنَكَ لم تحمد الله». متفق عليه.

**881/4** ـ ئەنـەس رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلىنـىدۇ، ئىككـى كىشـى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدا چۈشكۈرگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىرىگە جاۋاپ بېرىپ، بىرىگە جاۋاپ بەرمىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جاۋاپ قايتۇرمىغان كىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! پـالانى چۈشكۈرسـە جـاۋاپ بېـرىپ، مـەن چۈشكۈرسـەم جـاۋاپ قـايتۇرمىدىڭغۇ؟دېدى. پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «چۈنكى، ئۇ ئەلھەمدۇلىللاھ دېدى، سـەن ئەلھەمدۇلىللاھ دېمىدىڭ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

882/5 ـ وعن أبي هريرة رضي الله عنه قال: كان رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذَا عَطَسَ وَضَعَ يَدَهُ أَوْ ثَوبَهُ عَلى فيهِ وَخَفَضَ أَوْ غَضَّ بهَا صَوْتَهُ. شك الراوي رواه أبو داود، والترمذي وقال حديث حسن صحيح.

**882/5** ـ ئـەبۇھۇرەيرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلىنـىدۇ، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چۈشكۈرگـەن چـاغدا، ئـاۋازىنى پەسـلىتىش ئۈچـۈن قولـى يـاكى كـىيىمى بىلـەن ئـاغزىنى توسىۋالاتتى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

883/6 ـ وعن أبي موسى رضي الله عنه قال: «كان الْيَهُودُ يَتَعَاطسُونَ عنْدَ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَرْجُونَ أَنْ يَقولَ لهُم يَرْحَمُكُم الله، فيقولُ: يَهديكمُ الله ويُصلحُ بالكم» رواه أبو داود، والترمذي وقال حديث حسن صحيح.

**883/6** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلىنـىدۇ، يـەھۇدىلار پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزلىرىگـە يەرھـەمۇكۇمۇللاھ دېيىشـىنى ئۈمىـد قىلىـپ پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئـالدىدا چۈشكۈرىشـەتتى. بـىراق پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يـەھدىيكۇمۇللاھ ۋە يۇسلىھۇ بالەكۇم» دەيتتى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

884/7 ـ وعن أبي سعيد الخدري رضي الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذَا تَثاءَبَ أَحَدُكُمْ فَلْيُمسكْ بَيده على فيه فإنَّ الشيطان يدْخل» رواه مسلم.

**7/884** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئەسنىمەكچى بولسا قولى بىلەن ئاغزىنى ئېتىۋالسۇن، ئۇنداق قىلمىسا شەيتان ئېغىزىدىن كىرىپ كېتىدۇ». [مۇسلىمدىن]

## 143 ـ باب

### ئۇچراشقاندا قول ئېلىشىپ كۆرۈشۈش خۇش چىراي بولۇش، ياخشى كىشىلەرنىڭ قولىنى ۋە مېھرىبانلىق يۈزىسىدىن بالىسىنى سۆيۈش، سەپەردىن قايتىپ كەلگەن كىشى بىلەن قۇچاقلىشىپ كۆرۈشۈش قاتارلىقنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى ۋە ئېگىلىپ تازىم قىلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

885/1 ـ عن أبي الخطاب قتادة قال: قلْت لأنس: أكَانتِ المُصافَحةُ في أصْحابِ رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم؟ قال: نَعَمْ. رواه البخاري.

**885/1** ـ ئەبۇخەتتاب قەتادەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن ئەنەسكە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى قول ئېلىشىپ كۆرۈشەمتى؟ دېسەم، ئۇ: ھەئە، دېدى. [بۇخارىدىن]

886/2 ـ وعن أنس رضي الله عنه قال: لَمَّا جَاءَ أهْلُ اليَمنِ قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «قَدْ جَاءَكُمْ أهْلُ الْيَمَنِ، وَهُمْ أولُ مَنْ جَاءَ بالمُصَافَحَة» رواه أبو داود بإسناد صحيح.

**886/2** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، يەمەنلىكلەر كەلگەن چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەرنىڭ قېشىڭلارغا يەمەنلىكلەر كەلدى، ئۇلار قول ئېلىشىپ كۆرۈشۈشنى ئەڭ بۇرۇن يولغا قويغان خەلق»دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

887/3 ـ وعن البراء رضي الله عنه قال: قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ما مِنْ مُسْلِمْين يَلْتَقِيَانِ فَيَتَصافَحَانِ إلا غُفِرَ لَهما قبل أن يفترقا» رواه أبو داود.

**887/3** ـ بەرائى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىككى مۇسۇلمان ئۇچراشقاندا قول ئېلىشىپ سالاملاشسا ئۇلار ئايرىلىشتىن بۇرۇن گۇناھلىرى كەچۈرۈلىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

888/4 ـ وعن أنس رضي الله عنه قال: قال رجل: يا رسول الله، الرَّجُلُ مِنَّا يَلْقَى أخَاهُ أوْ صَديقَهُ أينْحني لَهُ؟ قال: «لا» قال: أفَيَلْتزمه ويقبله؟ قال: «لا» قال: فَيَأْخُذُ بِيَده وَيُصَافِحُهُ؟ قال: «نَعَمْ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن.

**888/4** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر ئادەم: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! بىر كىشى قېرىندىشى ياكى دوستىغا ئۇچراپ قالسا ئېگىلىپ تازىم قىلامدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق» دېدى. ئۇ ئادەم: ئەمىسە قۇچاقلاپ سۆيەمدۇ؟ دېۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق» دېدى. ئۇ ئادەم ئەمىسە قول ئېلىشىپ كۆرۈشەمدۇ؟ دېۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە» دېدى. [تىرمىزىدىن]

889/5 ـ وعن صَفْوان بن عَسَّال رضي الله عنه قال: قال يَهُودي لِصَاحبه اذْهب بنا إلى هذا النبي فأتيا رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَسَأَلاه عن تسْع آيات بَينات فَذَكرَ الْحَديث إلى قَوْله: فقبَّلا يَدَهُ وَرِجْلَهُ وقالا: نَشْهَدُ أَنَّكَ نبي. رواه الترمذي وغيره بأسانيد صحيحة.

**889/5** ـ سەفۋان ئىبنى ئەسسال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ بىر يەھۇدىي دوستىغا: يۈرە بىز ئۇ پەيغەمبەرنىڭ ئالدىغا بارايلى، دېدى، ئۇ ئىككىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن توققۇز ئالامەت توغرىسىدا سورىدى، دەپ ھەدىسنىڭ داۋامىنى ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قول ـ پۇتلىرىغا سۆيۈپ: سېنىڭ ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىڭگە گۇۋاھلىق بېرىمىز دېگەن يەرگىچىلىك بايان قىلدى. [تىرمىزىدىن]

890/6 ـ وعن ابن عمر رضي الله عنهما قصة قال فيها: فَدَنَوْنا من النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقبَّلْنا يده. رواه أبو داود.

**890/6** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما قىسسە سۆزلەپ بەردى. ئۇنىڭدا: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يېقىن كېلىپ قولىغا سۆيدۇق دېگەن جەريان بارئىدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

891/7 ـ وعن عائشة رضي الله عنها قالت: قَدِم: زَيْدُ بْن حَارثة المدينة ورسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في بَيْتي فأتَاهُ فَقَرَعَ الباب. فَقَام إليهْ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَجُرُّ ثوْبَهُ فاعتنقه وقبله» رواه الترمذي وقال: حديث حسن.

**891/7** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىندۇكى، زەيد ئىبنى ھارس مەدىنىگە كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنىڭ ئۆيۈمدە ئىدى. ئۇ كېلىپ ئىشىكنى چەكتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئورنىدىن تۇرۇپ تونىنى سۆرىگەن ھالدا ئۇنىڭ ئالدىغا چىقىپ قۇچاقلاپ سۆيدى. [تىرمىزىدىن]

(بۇ ھەدىستىن سەپەردىن قايتىپ كەلگەندە دوستلارنىڭ قۇچاقلىشىپ كۆرۈشۈشىنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىگىنى كۆرىۋالايمىز. 888 ـ ھەدىستىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەمسە قۇچاقلاپ سۆيەمدۇ؟ دەپ سورالغاندا ياق دەپ بەرگەن جاۋابىغا كەلسەك، بۇنىڭدا نۇرمال سالاملىشش كۆزدە تۇتۇلغان)

892/8 ـ وعن أبي ذرْ رضي الله عنه قال: قال لي رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم» لاتَحقِرَنَّ مِنَ المعْرُوف شَيْئاً وَلَو أن تلقى أخاك بوجه طليق» رواه مسلم.

**892/8** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: « سەن كىچىككىنە بىر ياخشىلىقنىمۇ ئاددىي كۆرمە، ھەتتاكى بۇرادىرىڭگە ئىللىق چىراي بىلەن ئۇچراشقىنىڭمۇ تۆۋەن چاغلىغىلى بولمايدىغان ياخشىلىقتۇر» دېگەن. [مۇسلىمدىن]

893/9 ـ وعن أبي هريرة رضي الله عنه قال: قبَّل النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم الحسن بن على رضي الله عنهما، فقال، الأَقْرَعُ بن حَابس: إنَّ لي عَشَرةً مِنَ الْوَلَد ماقَبَّلتُ مِنهُمْ أحَداً. فقال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. » مَنْ لاَيَرْحَمْ لا يُرْحَمْ،َ» متفق عليه.

**893/9** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نەۋرىسى ھەسەن ئىبنى ئەلى (رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما)نى سۆيدى. ئەقرەب ئىبنى ھابىس: مېنىڭ ئون بالام بار، بىرەرسىنىمۇ سۆيۈپ قويمايمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مېھرىبانلىق قىلمىغان كىشى، مېھرىبانلىققا ئېرىشەلمەيدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## كېسەل يوقلاش، مېيىتنى ئۇزۇتۇش، مېيىت نامىزىغا قاتنىشىش، دەپنىگە قاتنىشىش، دەپنىدىن كېيىن قەبرە ئۈستىدە ئازراق تۇرۇش قاتارلىقلار

### 144 ـ باب

### كېسەل يوقلاش توغرىسىدا

894/1 ـ عن البَراء بن عازب رضي الله عنهما قال: أَمَرنَا رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِعيَادةِ المَريض، واتِّباع الجنازة، وتشميت العاطس، وإبرار المقسم ونصر المظلوم، وإجابة الداعي، وإفشاء السلام. متفق عليه.

**894/1** ـ بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى كېسەل يوقلاش. جىنازىغا ئەگىشىپ قەبرىستانلىققا بېرىش. چۈشكۈرگەن كىشىگە جاۋاب قايتۇرۇش. زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىلارغا ياردەم بېرىش. چاقىرغان يەرگە بېرىش. سالامنى ئومۇملاشتۇرۇش. گۇناھ ئىشلارغا قەسەم ئىچمىگەنلا بولسا،قەسەم قىلغۇچىنىڭ قەسىمىنى ئورۇنلىشىغا ياردەم بېرىش قاتارلىق يەتتە ئىشقا بۇيرىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

895/2 ـ وعن أبي هريرة رضي الله عنه أن رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «حَقُّ الْمُسلِمِ عَلَى الْمُسلِمِ خَمْسٌ، رَدُّ السَّلام. وَعِيادَةُ المَريض، وَاتباعُ الجنائز، وإجابة الدَّعوة. وتشميت العاطس» متفق عليه.

**895/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلماننىڭ مۇسۇلماندا بەش تۈرلۈك ھەققى باردۇر: سالام قايتۇرۇش، كېسەل يوقلاش، جىنازىغا ئەگىشىپ قەبرىستانلىققا بېرىش. چاقىرغان يەرگە بېرىش ۋە چۈشكۈرۈپ ئەلھەمدۇلىللاھ دېسە يەرھەمۇكۇمۇللاھ دېيىش». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

896/3 ـ وعنه قال قال رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: إنَّ الله عزَّ وجل يَقُولُ يَوْمَ القيَامَة: «يَا ابْنَ آدَمَ مَرِضْتُ فَلَم تَعُدْني، قال: يارِبِّ كَيْفَ أَعُودُكَ وأَنْتَ رَبُّ العَالَمين؟ قال: أَمَا عَلْمتَ أَنَّ عَبْدِي فُلاَناً مَرِضَ فَلَمْ تَعُدْهُ، أَمَا عَلمتَ أَنَّك لو عُدْته لوجدتني عنده؟ يا ابن آدم استطعمتك فلم تطعمني، قال: يا رب كيف أطعمك وأنت رب العالمين، قال: أما علمت أنه استطعمك عبدي فلان فلم تطعمه أما علمت أنك لو أطعمته

لوجدت ذلك عندي؟ يا ابن آدم استسقيتك فلم تسقني، قال: يارب كيف اسقيك وأنت رب العالمين؟ قال: استسقاك عبدي فلان فلم تسقه، أما علمت أنك لو سقيته لو جدت ذلك عندي؟» رواه مسلم.

**896/3** - ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ﷲ قىيامەت كۈنى: ”ئى ئادەم بالىسى! مەن ئاغرىپ قالسام مېنى يوقلىمىدىڭغۇ؟“ دەيدۇ، بەندە: ئى رەببىم! سەن ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى تۇرساڭ، مەن سېنى قانداقمۇ يوقلايمەن؟ دەيدۇ. ﷲ: ”مېنىڭ پالانى بەندەمنىڭ ئاغرىپ قالغانلىغىنى بىلەتتىڭ، ئۇنى يوقلىمىدىڭ، ئۇنى يوقلىغان بولساڭ، ئۇنىڭ يېنىدىن مېنى تاپىدىغانلىقىڭنى بىلمەمتىڭ؟ ئى ئادەم بالىسى، مەن سەندىن تاماق سورىسام، ماڭا تاماق بەرمىدىڭ!“ دەيدۇ. بەندە: ئى رەببىم! سەن ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى تۇرساڭ، مەن ساڭا قانداقمۇ تاماق بېرەلەيمەن؟ !دەيدۇ. ﷲ: ”مېنىڭ پالانى بەندەمنىڭ سەندىن تاماق سورىغانلىقىنى بىلەتتىڭ، ئۇنىڭغا تاماق بەرمىدىڭ، ئۇنىڭغا تاماق بەرسەڭ، ئۇنىڭ ئەجرىنى مېنىڭ دەرگاھىمدا تاپىدىغانلىقىڭنى بىلمەمتىڭ؟ ئى ئادەم بالىسى، سەندىن سۇ سورىسام ماڭا سۇ بەرمىدىڭ؟“ دەيدۇ. ئۇ بەندە: ئى رەببىم! سەن ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى تۇرساڭ، مەن ساڭا قانداقمۇ سۇ بېرەلەيمەن؟ دەيدۇ. ﷲ: ”پالانى بەندەم سەندىن سۇ سورىۋىدى ئۇنىڭغا سۇ بەرمىدىڭ، ئەگەر ئۇنىڭغا سۇ بەرگەن بولساڭ ئۇنىڭ ئەجرىنى مېنىڭ دەرگاھىمدا تاپىدىغانلىقىڭنى بىلمەمتىڭ؟“ دەيدۇ. [مۇسلىمدىن]

897/4 - وعن أبي موسى رضي الله عنه قال: قالَ رسولُ اللهِ، صلى الله عليه وسلم: «عُودُوا المَرِيضَ، وَأَطْعِمُوا الجَائعَ، وفَكُّوا العَاني» رواه البخاري.

**897/4** - ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كېسەللەرنى يوقلاڭلار، ئاچ قالغانلارغا تائام بېرىڭلار، ئەسىرلەرنى قۇتقۇزۇڭلار!». [بۇخارىدىن]

898/5 - وعن ثوبان رضي الله عنه عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إنَّ المسلم إذا عاد أخاه المسلم لم يزل في خُرْفَةِ الجنة حتى يرجع» قيل: يا رسول الله وما خُرْفَةُ الجنة؟ قال: «جَنَاها» رواه مسلم.»

**898/5** - سەۋبان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىر مۇسۇلمان، يەنە بىر كېسەل بولۇپ قالغان مۇسۇلمان بۇرادىرىنى يوقلاپ بارسا تاكى قايتقىچە جەننەتنىڭ مېۋىلىرىدىن بولىدۇ، دېدى. جەننەتنىڭ مېۋىلىرىدىن قانداق بەھرىمەن بولىدۇ ئى ﷲ نىڭ پەيغەمبىرى!؟ دەپ سورالغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «(كېسەل يوقلاش ئارقىلىق) جەننەتتە ئېرىشىدىغان مېۋىلەر»دېدى. [مۇسلىمدىن]

899/6 - وعن على رضي الله عنه قال: سمعت رسول الله صلى الله عليه وسلم يقول: «ما من مسلم يعود مسلماً غدوة إلا صلى عليه سبعون ألف ملك حتى يمسي، وإن عاده عشيةً إلا صلى عليه سبعون ألف ملكٍ حتى يصبح، وكان له خريف في الجنة» رواه الترمِذِي وقال: حديث حسن.

**899/6** - ئەلي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قانداق بىر مۇسۇلمان ئۆزىنىڭ يەنە بىر مۇسۇلمان بۇرادىرىنى ئەتىگەندە يوقلىسا 70 مىڭ پەرىشتە كەچكىچە ئۇنىڭ ئۈچۈن مەغپىرەت تىلەيدۇ. كەچتە

يوقلىسا، 70 مىڭ پەرىشتە تاڭ ئاتقۇچە مەغپىرەت تىلەيدۇ. ئەگەر ئۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن جەننەتتە تەييارلانغان خورمىلار بولىدۇ». [تىرمىزىدىن]

900/7 ـ وعن أنسٍ، رضي اللَّه عنه، قال: كانَ غُلامٌ يَهُودِيٌّ يَخْدُمُ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فمرِضَ فأَتَاهُ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يعُودهُ، فَقَعَدَ عِنْدَ رَأْسِهِ فقالَ لَهُ: «أَسْلِمْ» فنَظَرَ إِلى أَبِيهِ وهُو عِنْدَهُ؟ فقال: أَطِعْ أَبا الْقاسِمِ، فَأَسْلَم، فَخَرَجَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وَهُوَ يقولُ: «الحَمْدُ للَّهِ الَّذي أَنْقذهُ مِنَ النَّارِ». رواه البخاري.

900/7 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر يەھۇدى خىزمەتكارى بولۇپ ئۇ كېسەل بولۇپ قالغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى يوقلاپ بېرىپ باش تەرىپىدە ئولتۇرۇپ ئۇنىڭغا: «مۇسۇلمان بولغىن» دېدى. ئۇ يېنىدا تۇرغان ئاتىسىغا سوئال نەزىرىدە قارىدى. ئاتىسى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىتائەت قىل، دېدى. ئۇ خىزمەتكار ئىسلام كەلتۈردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چىقىپ كېتىۋېتىپ: «ئۇنى دوزاختىن قۇتقۇزغان الله غا بارلىق ماختاشلار بولسۇن»دېدى. [بۇخارىدىن]

## 145 ـ باب

## كېسەل ئۈچۈن ئوقۇلىدىغان دۇئالار توغرىسىدا

901/1 ـ عن عائشة، رضي اللَّه عنها، أَن النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ إِذا اشْتَكى الإِنْسانُ الشَّيءَ مِنْهُ، أَوْ كَانَتْ بِهِ قَرْحَةٌ أَوْ جُرْحٌ، قال النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، بأُصْبُعِهِ هكذا، ووضع سُفْيانُ بْنُ عُيَيْنَة الرَّاوي سبابَتَهُ بِالأَرْضِ ثُمَّ رَفَعَهَا وقال: «بِسْمِ اللَّهِ، تُربَةُ أَرْضِنا، بِرِيقَةِ بَعْضِنَا، يُشْفَى بِهِ سَقِيمُنَا، بِإِذْنِ رَبِّنَا» متفقٌ عليه.

901/1 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىرەر ئىنسان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئۆزىنىڭ كېسەل بولۇپ قالغانلىقىنى ياكى جاراھەتلەنگەنلىكىنى شىكايەت قىلىپ كەلسە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: كۆرسەتكۈچ بارمىقىنى ئىشارەت قىلىپ تۇرۇپ الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەنكى، كېسەللىرىمىز زېمىنىمىزنىڭ تۇپرىقى، بەزىلىرىمىزنىڭ سۈۋ قىلىشى بىلەن پەرۋەردىگارىمىزنىڭ ئىزنى بىلەن ساقىيىدۇ» رىۋايەت قىلغۇچى سۇفيان ئىبنى ئۇيەينە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بارمىقىنى قانداق ئىشارەت قىلغانلىقىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن كۆرسەتكۈچ بارمىقىنى يەرگە تەككۈزۈپ ئاندىن كۆتۈرۈپ كۆرسىتىپ بەردى.

902/2 ـ وعنها أَن النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ يعُودُ بَعْضَ أَهْلِهِ يَمْسَحُ بيدِهِ اليُمْنى ويقولُ: «اللَّهُمَّ ربَّ النَّاسِ، أَذْهِب الْبَأْسَ، واشْفِ، أَنْتَ الشَّافي لا شِفَاءَ إِلاَّ شِفَاؤُكَ، شِفاءً لا يُغَادِرُ سقَماً» متفقٌ عليه.

902/2 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ بەزى ئەھلىنى يوقلىغاندا كېسەلنى ئوڭ قولى بىلەن سىلاپ تۇرۇپ: «ئىنسانلارنىڭ رەببى بولغان ئى الله ! كېسەلنى كەتكۈزگەيسەن، شىپالىق بەرگەيسەن، سەنلا شىپالىق بەرگۈچى، سېنىڭ شىپالىقىڭدىن باشقا

شىپالىق يوقتۇر، ھېچقانداق كېسەلنى قالدۇرماي شىپالىق بەرگەيسەن» دەيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

903/3 ـ وعن أنسٍ رضي اللَّه عنه أنه قال لِثَابِتٍ رحمه اللَّه: ألا أرْقِيكَ بِرُقْيَةِ رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم؟ قال: بَلى. قال: «اللَّهُمَّ رَبَّ النَّاسِ، مُذْهِبَ البَأسِ، اشْفِ أنْتَ الشَّافي، لا شافي إلاَّ أنْتَ، شِفاءً لا يُغادِر سَقَماً». رواه البخاري.

903/3 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ سابىتقا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئوقۇيدىغان دەمنى ساڭا ئوقۇپ قويايمۇ؟ دېدى. سابىت: بولىدۇ، ئوقۇغىن، دېدى. ئۇ تۆۋەندىكى دۇئانى ئوقۇدى: ئىنسانلارنىڭ رەببى بولغان ئى الله! كېسەلنى كەتكۈزگۈچىسەن، شىپالىق بەرگىن، سەنلا شىپالىق بەرگۈچى، سەندىن باشقا شىپالىق بەرگۈچى يوق ھېچقانداق كېسەلنى قالدۇرماي شىپالىق بەرگەيسەن. [بۇخارىدىن]

904/4 ـ وعن سعدِ بن أبي وَقَّاصٍ رضي اللَّه عنه قال: عَادَني رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: «اللَّهُمَّ اشْفِ سعْداً، اللَّهُمَّ اشْفِ سَعْداً، اللَّهُمْ اشْفِ سَعداً» رواه مسلم.

904/4 ـ سەئد ئىبنى ئەبۇۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى يوقلاپ كېلىپ: «ئى الله سەئدگە شىپالىق بەرگىن، ئى الله سەئدگە شىپالىق بەرگىن، ئى الله سەئدگە شىپالىق بەرگىن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

905/5 ـ وعن أبي عبد اللَّهِ عثمانَ بنِ العَاصِ، رضي اللَّه عنه أنه شَكا إلى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَجعاً يجِدُهُ في جَسدِهِ، فقال له رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ضَعْ يَدَكَ عَلى الذي يَألَمُ مِن جَسَدِكَ وَقلْ: بِسمِ اللَّهِ ثَلاثاً وَقُلْ سَبْعَ مَرَّاتٍ: أعُوذُ بِعِزَّةِ اللَّهِ وَقُدْرَتِهِ مِن شَرِّ مَا أجِدُ وَأُحاذِرُ» رواه مسلم.

905/5 ـ ئەبۇئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەدىنىدىكى ئاغرىقتىن شىكايەت قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «قولۇڭنى بەدىنىڭدىكى ئاغرىۋاتقان جايغا قويۇپ ئۈچ قېتىم بىسمىللا دېگىن، يەتتە قېتىم، غالىب ۋە قۇدرەتلىك الله غا سىغىنىپ ئۆزەم سېزىپ، ئاقىۋەتىدىن قورقۇپ تۇرغان كېسەلنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن، دېگىن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

906/6 ـ وعن ابن عباسٍ، رضي اللَّه عنهما، عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ عَادَ مَرِيضاً لَمْ يَحْضُرْهُ أجَلُهُ، فقالَ عِنْدَهُ سَبْعَ مَرَّاتٍ: أسْألُ اللَّه الْعَظِيمَ رَبَّ الْعَرْشِ الْعَظِيمِ أنْ يَشْفِيَك: إلاَّ عَافَاهُ اللَّهُ مِنْ ذلكَ المَرَضِ» رواه أبو داود والترمذي وقال: حديث حسن، وقال الحاكِمِ: حديث صحيح على شرطِ البخاري.

906/6 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئۆلۈم گىرداۋىغا بېرىپ قالمىغان بىر كېسەلنى يوقلىغان چاغدا، ئۇنىڭ يېنىدا ئولتۇرۇپ يەتتە قېتىم، ئۇلۇغ ئەرشنىڭ رەببى بولغان بۈيۈك الله دىن ساڭا شىپالىق بېرىشنى سورايمەن دېسە، الله ئۇ كىشىنى مۇشۇ كېسەلدىن ساقايتىۋېتىدۇ». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

907/7 ـ وعنه أَنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم دَخَل على أَعرَابيٍّ يَعُودُهُ، وَكانَ إذا دَخَلَ عَلى مَن يَعُودُهُ قال: «لا بَأْس، طَهُورٌ إن شَاء اللَّه» رواه البخاري.

7/907 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئەرابىنى يوقلاپ ئۇنىڭ يېنىغا كىردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىرەرسىنى يوقلاپ كىرسە: «كېرەك يوق، الله خالىسا ساقىيىپ قالىسەن» دەيتتى. [بۇخارىدىن]

908/8 ـ وعن أبي سعيد الخُدْرِيِّ رضي اللَّه عنه أن جِبْرِيلَ أَتَى النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: يَا مُحَمدُ اشْتَكَيْتَ؟ قال: «نَعَمْ» قال: بِسْمِ اللَّهِ أَرْقِيكَ، مِنْ كُلِّ شَيْءٍ يُؤْذِيكَ، مِنْ شَرِّ كُلِّ نَفْسٍ أَوْ عيْنِ حَاسِدٍ، اللَّهُ يشْفِيك، بِسْمِ اللَّهِ أَرْقِيكَ» رواه مسلم.

908/8 ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى يوقلاپ كېلىپ: ئاغرىپ قالدىڭمۇ ئى مۇھەممەد؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە» دېدى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام: ، ساڭا ئازار بەرگەن ھەرنەرسىدىن، ھەر قانداق يامان جاندىن ياكى ھەسەتخور كۆزنىڭ يامانلىقىدىن، الله نىڭ نامى بىلەن ساڭا دەم سالىمەن، الله ساڭا شىپالىق بەرگەي الله نىڭ نامى بىلەن دەم سالىمەن، دېدى. [مۇسلىمدىن]

909/9 ـ وعن أبي سعيد الخُدْرِيِّ وأَبي هريرة رضيَ اللَّه عنهما، أنهُما شَهدَا على رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أنه قال: «مَنْ قال: لا إِلهَ إِلاَّ اللَّهُ واللَّهُ أَكْبَرُ، صدَّقَهُ رَبُّهُ، فقال: لا إِله إِلاَّ أَنَا وأَنا أَكْبرُ. وَإِذَا قال: لا إلهَ إِلاَّ اللَّهُ وحْدهُ لا شَرِيكَ لَهُ، قال: يقول: لا إله إلا أَنَا وحْدِي لا شَرِيك لي. وإذا قال: لا الهَ إِلاَّ اللَّهُ لَهُ المُلْكُ وَلَهُ الحَمْدُ، قال: لا إِلهَ إِلاَّ أَنَا ليَ المُلْك وَلِيَ الحَمْدُ. وإذا قال: لا إله إِلاَّ اللَّهُ وَلا حَوْلَ ولا قوَّةِ إِلاَّ باللَّهِ، قال لا إله إِلاَّ أَنَا وَلا حَوْلَ ولا قوَّةَ إِلاَّ بي» وَكانَ يقولُ: «مَنْ قالهَا في مَرَضِهِ ثُمَّ ماتَ لَمْ تَطْعَمْهُ النَّارُ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن.

909/9 ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي ۋە ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالاردىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ ئىككىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «كىمكى الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، الله بۈيۈكتۇر دېسە، الله ئۇنىڭ سۆزىنى تەستىقلاپ "مەندىن باشقا ئىلاھ يوق، مەن ئەڭ بۈيۈك" دەيدۇ. ئەگەر ئۇ كىشى: الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر. ئۇ الله بىردۇر، ئۇنىڭ ھېچ شېرىكى يوقتۇر، دېسە، الله: «مەندىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، مەن تەنھا، مېنىڭ ھېچ شېرىكىم يوق» دەيدۇ. ئەگەر ئۇ كىشى: الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، ئىگىدارچىلىق ۋە بارلىق ماختاش الله غا خاستۇر، دېسە، الله: «مەندىن باشقا ئىلاھ يوق، ئىگىدارچىلىق ۋە ماختاش ماڭىلا خاستۇر» دەيدۇ. ئەگەر ئۇ كىشى: الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، كۈچ ـ قۇۋۋەت پەقەت الله نىڭ غەمخورلىقى بىلەنلا كېلىدۇ دېسە، الله: «مەندىن باشقا ئىلاھ يوق، كۈچ ـ قۇۋۋەت پەقەت مېنىڭ غەمخورلۇقىم بىلەنلا كېلىدۇ» دەيدۇ. كىمكى بۇنى كېسەل چېغىدا دەپ ئۆلسە دوزاخقا كىرمەيدۇ». [تىرمىزىدىن]

146 ـ باب

كېسەلنىڭ ئائىلىسىدىكىلەردىن كېسەلنىڭ ئەھۋالىنى سوراشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

910/1 ـ عن ابن عباسٍ، رضي اللّه عنهما، أنَّ عليَّ بنَ أبي طالبٍ، رضي اللّهُ عنهُ خرجَ مِنْ عِنْدِ رسولِ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في وجَعِهِ الذي تُوُفيِّ فِيهِ، فقال النَّاسُ: يا أَبَا الحسنِ، كَيفَ أَصْبَحَ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: أَصْبَحَ بِحمْدِ اللّهِ بَارِئاً. رواه البخاري.

**910/1** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات تاپقان ئاخىرقى كېسىلىدە ئەلى ئىبنى ئەبۇتالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدىن چىقۋىدى، ساھابىلەر: ئى ھەسەننىڭ ئاتىسى! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەھۋالى قانداقراق؟ دەپ سورىدى. ئەلى: الله غا شۈكرى، خېلى ياخشى بولۇپ قالدى، دېدى. [بۇخارىدىن]

147 ـ باب

ھاياتتىن ئۈمىد ئۈزگەن كىشىنىڭ نېمە دەيدىغانلىقى توغرىسىدا

911/1 ـ عن عائشة رضيَ اللّهُ عنها قالت: سَمِعْتُ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وهُوَ مُسْتَنِدٌ إِليَّ يَقُولُ: «اللّهُمَّ اغفِرْ لي وَارْحمْني، وَأَلحِقني بالرَّفِيقِ الأَعْلَى» متفق عليه.

**911/1** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ماڭا يۆلەنگەن ھالدا مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «ئى الله! گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن، ماڭا رەھىم قىلغىن، مېنى يۇقىرى مەرتىۋىگە لايىق قىلغىن». [ئىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

912/2 ـ وعنها قالت: رأيْتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وهُوَ بالموتِ، عِندهُ قدحٌ فِيهِ مَاءٌ، وهُو يدخِلُ يدهُ في القَدَحِ، ثم يمسَحُ وجهَهُ بالماءِ، ثم يقول: «اللّهُمَّ أعِنِّي على غمرَاتِ الموْتِ وَسَكَرَاتِ المَوْتِ» رواه الترمذي.

**912/2** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىغا يېقىن، ئۆزىنىڭ يېنىدا قويۇلغان بىر قاچا سۇغا، قولىنى چىلاپ، ئاندىن ئۇ سۇ بىلەن يۈزىنى سىلاپ تۇرۇپ: «ئى الله! ئۆلۈمنىڭ قاتتىقچىلىقى ۋە ئۇنىڭ سەكراتىدا ماڭا ياردەم بەرگەيسەن» دېگەنلىكىنى كۆرگەن ئىدىم. [تىرمىزىدىن]

148 ـ باب

كېسەلنىڭ ئائىلە ـ تاۋاباتلىرىغا ۋە كېسەلگە خىزمەت قىلىدىغانلارغا كېسەلگە ياخشىلىق قىلىشقا ۋەسىيەت قىلىش، كېسەلنىڭ سەۋەبىدىن بولىدىغان جاپالارغا سەۋر قىلىشنىڭ ياخشىلىقى، شۇنىڭدەك

شەرئى جازا ياكى قىساس ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش جازالار بىلەن ئۆلتۈرۈلۈشى يېقىن بولغان كىشىگە ياخشىلىق قىلىشقا تەۋسىيە قىلىش توغرىسىدا

913/1 ـ عن عِمران بن الحُصَيْن رضي اللَّه عنهما أن امرأةً مِنْ جُهَيْنَةَ أَتَتِ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وهِي حُبْلَى مِنَ الزِّنَا، فقالت: يا رسول اللَّهِ، أصبتُ حداًّ فَأَقِمْهُ عليَّ، فدعا رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وليَّهَا، فقال: «أحْسِنْ إِلَيْهَا، فَإذا وضعَتْ فَأْتِنِي بِهَا» فَفعلَ فَأَمر بِها النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فشُدَّتْ علَيها ثِيابُها، ثُمَّ أَمر بِها فَرُجِمتْ، ثُمَّ صَلَّى عليها. رواه مسلمٌ.

**913/1** ـ ئىمران ئىبنى ھۇسەين رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما دىن رىۋايەت قىلىندۇكى، جۇھەينە قەبىلىسىدىن بىر ئايال زىنادىن ئېغىر ئاياغ بولغان ھالدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن جازاغا لايىق بولۇپ قالدىم، مېنى جازالىغىن دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ تۇغقىنىنى چاقىرىپ: «ئۇنىڭغا ياخشى قارا، ئۇ يەڭگىپ بولغاندا مېنىڭ يېنىمغا ئېلىپ كەل» دېدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇيرۇقى بويىچە قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئايالنى كىيىمگە يۆگەپ چالما ـ كېسەك قىلىشقا بۇيرىدى. ئۇ ئايال چالما ـ كېسەك بىلەن ئۆلتۈرۈلدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئايالنىڭ نامىزىنى چۈشۈردى. [مۇسلىمدىن]

## 149 ـ باب

كېسەلنىڭ ئاچچىقلىماي، سەۋرسىزلىك قىلماي تۇرۇپ، مەن ئاغرىپ كېتىۋاتىمەن ياكى ئاغرىقىم ئېغىرلىشىۋاتىدۇ ياكى قىزىپ كېتىۋاتىمەن، ۋە ياكى ۋاي بېشىم دېگەندەك سۆزلەرنى قىلىشىنىڭ دۇرۇسلۇقى توغرىسىدا

914/1 ـ عن ابنِ مسعودٍ رضيَ اللَّه عنه قال: دَخَلْتُ عَلى النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وهُو يُوعكُ، فَمسِسْتُه، فقلْتُ: إِنَّكَ لَتُوعَكُ وعْكاً شَدِيداً، فقال: «أَجَلْ إِنِّي أُوعَكُ كما يُوعكُ رَجُلانِ مِنْكُمْ» متفق عليه.

**914/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كىرسەم بەك قىزىپ كېتىپتۇ. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى تۇتۇپ تۇرۇپ: سەن ھەقىقەتەن قاتتىق قىزىپ كېتىپسەن، دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە، خۇددى سىلەردەك ئىككى كىشىنىڭ قىزىتمىسىنى تارتىۋاتىمەن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

915/2 ـ وعن سعدِ بن أبي وَقَّاص رضي اللَّه عنه قال: جَاءَني رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يعودُني مِن وجعٍ اشْتَدَّ بي، فَقُلْتُ: بلَغَ بي ما ترى، وأَنَا ذو مَالٍ، وَلا يرِثُني إِلاَّ ابنتي. وذكر الحديث، متفقٌ عليه.

**915/2** ـ سەئد ئىبنى ئەبۇۋاققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، مەن قاتتىق كېسەل بولۇپ قالغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى يوقلاپ كەلدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ماڭا سەن كۆرىۋاتقان بۇ كېسەل يەتتى، مەن پۇللۇق ئادەم، مېنىڭ بىر قىزىمدىن باشقا مىراسخورۇم يوق، دەپ ھەدىسنىڭ داۋامىنى بايان قىلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

916/3 ـ وعن القاسم بن محمدٍ قال: قالَتْ عائشَةُ رضي اللَّهُ عنها: وارأْسَاهُ. فقال النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «بلْ أنَا وارأْسَاهُ». وذكر الحديث. رواه البخاري.

**916/3** ـ قاسىم ئىبنى مۇھەممەدتىن رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنها: ۋاي بېشىم، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بەلكى مەن ۋاي بېشىم! دېسەم بولىدۇ» دېدى. ۋە بۇ ھەدىسنىڭ داۋامىنى بايان قىلدى. [بۇخارىدىن]

## 150 ـ باب

### سەكراتتىكى كىشىگە "لا ئىلاھە ئىللەللاھۇ" نى ئاغزىغا سېلىپ بېرىش توغرىسىدا

917/1 ـ عن معاذٍ رضي اللَّه عنه قالَ: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ كَانَ آخِرَ كلاَمِهِ لا إِلهَ إلاَّ اللَّه دَخَلَ الجَنَّةَ» رواه أبو داود والحاكم وقال: صحيح الإسناد.

**917/1** ـ مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنهۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەرقانداق بىر كىشىنىڭ ئاخىرقى سۆزى «لا ئىلاھە ئىللەللاھۇ» بولىدىكەن جەننەتكە كىرىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

918/2 ـ وعن أَبي سعيد الخُدْرِيِّ رضي اللَّه عنهُ قال: قال رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَقِّنُوا موْتَاكُمْ لا إِله إِلاَّ اللَّهُ» رواه مسلم.

**918/2** ـ ئەبۇسەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنهۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سەكراتتا تۇرغان ئادەملەرگە «لا ئىلاھە ئىللەللاھۇ» دېگەن سۆزنى ئاغزىغا سېلىپ بېرىڭلار (ئۆزەڭ دەپ باقسىن دەپ زورلىماڭلار)». [مۇسلىمدىن]

## 151 ـ باب

### ئۆلگەن كىشىنىڭ كۆزىنى يۇمدۇرغاندىن كېيىن نېمە دېيىش توغرىسىدا

919/1 ـ عن أُمِّ سَلمَةَ رضيَ اللَّهُ عنها قالت: دَخَلَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم على أَبي سلَمة وَقَدْ شَقَّ بصَرُهُ، فأَغْمضَهُ، ثُمَّ قَال: «إِنَّ الرُّوح إِذا قُبِضَ، تبِعَه الْبصَرُ» فَضَجَّ نَاسٌ مِنْ أَهْلِهِ فقال: «لا تَدْعُوا عَلى أَنْفُسِكُم إِلاَّ بِخَيْرٍ، فإِنَّ المَلائِكَةَ يُؤَمِّنُون عَلى ما تَقُولونَ» ثمَّ قالَ: «اللَّهُمَّ اغْفِر لأَبي سَلَمَة، وَارْفَعْ درَجَتهُ في المَهْدِيِّينَ، وَاخْلُفْهُ في عَقِبِهِ في الْغَابِرين، واغْفِرْ لَنَا ولَه يَاربَّ الْعَالِمِينَ، وَافْسحْ لَهُ في قَبْرِهِ، وَنَوِّرْ لَهُ فيه» رواه مسلم.

**919/1** ـ ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنها دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەبۇسەلەمەنىڭ يېنىغا كىردى. ئۇنىڭ كۆزى ئېچىلىپ قالغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ كۆزىنى يۇمدۇرۇپ قويۇپ ئاندىن: «جان ئېلىنغاندا، كۆز ئۇنىڭغا ئەگىشىدۇ» دېدى. مېيىت ئەھلى ئۈن سېلىپ يىغلىشىپ كېتىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۆزەڭلەرگە ياخشىلىقنىلا تىلەڭلار،

پەرىشتىلەر سىلەر دېگەن سۆزگە ھەققەتەن: ئىجابەت قىلغىن ئى الله! دېيىشىپ بېرىدۇ، دېدى ئاندىن« ئى الله! ئەبۇسەلەمەنى مەغپىرەت قىلىپ دەرىجىسىنى ھىدايەت بېرىلگەنلەر قاتارىغا كۆتۈرگىن، ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنىڭ قالغان ئەھلىلىرىگە ئۆزەڭ ئورۇن باسار بولۇپ بەرگىن، ئى ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى! ئۇنى ۋە بىزنى مەغپىرەت قىلغىن، ئۇنىڭ قەبرىسىنى كەڭ ۋە نۇرلۇق قىلىپ بەرگىن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

## 152 ـ باب

### مېيىتنىڭ يېنىدا نېمە دەيدىغانلىق ۋە مېيىت ئىگىسىنىڭ نېمە دەيدىغانلىقى توغرىسىدا

920/1 ـ عن أُمِّ سلَمَةَ رضي اللّه عنها قالت: قالَ رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا حَضرْتُمُ المرِيضَ، أَوِ المَيِّت، فَقُولُوا خيْراً، فَإِنَّ الملائِكَةَ يُؤَمِّنونَ عَلى ما تقُولُونَ» قالت: فلمَّا مَاتَ أَبُو سَلَمَة، أَتَيْتُ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقُلْتُ: يا رسُولَ اللّه، إِنَّ أَبا سلَمَة قَدْ مَاتَ، قالَ: «قُولي: اللَّهُمَّ اغْفِرْ لي وَلَهُ، وَأَعْقِبْني مِنْهُ عُقبى حسنةً» فقلتُ: فأَعْقَبَني اللّهُ منْ هُوَ خَيْرٌ لي مِنْهُ: مُحمَّداً صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. رواه مسلم هكذا: «إِذا حَضَرْتُمُ المَرِيضَ» أَو» الميِّت» على الشَّكِّ، رواه أَبو داود وغيره: «الميِّت» بلا شَكٍّ.

**920/1** ـ ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر كېسەل ياكى مېيىتنىڭ يېنىغا كەلسەڭلار ياخشى سۆز قىلىڭلار پەرىشتىلەر ھەققەتەن سىلەر دېگەن سۆزگە: ئى الله! ئىجاۋەت قىلغايسەن! دېيىشىپ بېرىدۇ».

ئۇممۇ سەلەمە مۇنداق دەيدۇ: ئەبۇسەلەمە (يەنى ئېرىم) ۋاپات بولغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا بېرىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبەرى، ئەبۇسەلەمە قازا قىلدى، دەپ ھال ئېيتتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «ئى الله مېنى ۋە ئۇنى مەغپىرەت قىلغىن، ماڭا ئۇنىڭدىنمۇ ياخشى ئورۇن باسار بەرگىن دەڭ» دېدى. مەن شۇنداق دېدىم. الله ماڭا ئۇنىڭدىنمۇ ياخشى بولغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئىز باسار قىلىپ بەردى. [مۇسلىمدىن]

921/2 ـ وعنها قالت: سمعتُ رسول اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «مَا مِنْ عبدٍ تُصِيبُهُ مُصِيبَةٌ، فيقولُ: إِنَّا للّهِ وَإِنَّا إِليهِ رَاجِعُونَ: اللَّهمَّ أجرني في مُصِيبَتي، وَاخْلُف لي خَيْراً مِنْهَا، إِلاَّ أَجَرَهُ اللّهُ تعَالى في مُصِيبتِهِ وَأَخْلَف له خَيْراً مِنْهَا». قالت: فَلَمَّا تُوُفِّيَ أَبُو سَلَمَة، قلتُ كما أَمَرني رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَأَخْلَفَ اللّهُ لي خَيْراً منْهُ رسولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. رواه مسلم.

**921/2** ـ ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «كىمگە بىرەر مۇسىبەت كەلسە: بىز ئەلۋەتتە الله نىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز چوقۇم الله نىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز. ئى الله! مۇسىبىتىمدە ماڭا ئەجىر ئاتا قىلغىن، ئۇنىڭ ئورنىغا ئۇنىڭدىنمۇ ياخشىسىنى بەرگىن دېسە، الله ئۇنىڭغا مۇسىبىتىدە ئەجىر ئاتا قىلىپ، ئۇ يوقاتقان نەرسىنىڭ ئورنىغا ئۇنىڭدىنمۇ ياخشىسىنى بېرىدۇ». ئۇممۇ سەلەمە مۇنداق دەيدۇ:

ئەبۇسەلەمە قازا قىلغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا بۇيرىغاننى دېدىم. الله مېنى ئەبۇسەلەمەدىنمۇ ياخشى بولغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مۇيەسسەر قىلدى. [مۇسلىمدىن]

922/3 ـ وعن أبي موسى رضي اللَّه عنه أنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذا ماتَ وَلَدُ العبْدِ قال اللَّهُ تعالى لملائِكَتِهِ: قَبضْتُم وَلَدَ عَبْدِي؟ فيقولُونَ: نعَم، فيقولُ: قَبَضْتُم ثَمَرَةَ فُؤَادِهِ؟ فيقولونَ: نَعم. فَيَقُولُ: فَمَاذَا قال عبْدِي؟ فيقُولُونَ: حمِدكَ واسْتَرْجعَ، فيقولُ اللَّهُ تعالى: ابْنُوا لعبدِي بَيتاً في الجَنَّة، وَسَمُّوهُ بيتَ الحمدِ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن.

**922/3** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر بىرەر بەندىنىڭ بالىسى ئۆلسە، الله پەرىشتىلەرگە: ”بەندەمنىڭ بالىسىنىڭ جېنىنى ئالدىڭلارمۇ؟“ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ھەئە، دەيدۇ. الله: ”بەندەمنىڭ يۈرەك پارىسىنى ئېلىۋالدىڭلارمۇ؟“ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ھەئە ـ دەيدۇ. الله: ”بەندەم نېمە دېدى؟“ دەپ سورايدۇ. پەرىشتىلەر: ساڭا ھەمدى ئېيتىپ ھەممىمىز سېنىڭ دەرگاھىڭغا قايتىمىز، دېگەن مەزمۇندىكى ئايەتنى ئوقۇدى، دەيدۇ. الله: ”ئۇنداق بولسا بەندەمگە جەننەتتە بىر ئۆي سېلىپ ئۇنى شۈكۈر قىلغۇچىلارنىڭ ئۆيى دەپ ئاتاڭلار“ دەيدۇ. [تىرمىزىدىن]

923/4 ـ وعن أبي هُريرةَ رضي اللَّهُ عنه أنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «يقُولُ اللَّهُ تعالى: ما لعَبْدِي المؤْمِنِ عِنْدي جزَاءٌ إذا قَبَضْتُ صَفيَّه مِنْ أَهْلِ الدُّنْيَا، ثُمَّ احْتَسَبهُ، إلاَّ الجَنَّةَ» رواه البخاري.

**923/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىرەر مۆمىن بەندەمنىڭ ياخشى ئادەملەردىن بىرەرسىنى ئېلىپ كەتسەم، ئۇ بەندەم ساۋاب ئۈمىد قىلىپ بۇنىڭغا سەۋر قىلسا ئۇ بەندەمگە مېنىڭ دەرگاھىمدا جەننەتتىن باشقا مۇكاپات بولمايدۇ﴾. [بۇخارىدىن]

924/5 ـ وعن أُسامةَ بنِ زيدٍ رضي اللَّه عنهما قال: أَرْسَلَتْ إِحْدى بَناتِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إلَيهِ تَدْعُوهُ وتُخْبِرُهُ أنَّ صبيًّا لَهَا أَوْ ابْناً في المَوتِ فقال للرَّسول: «ارْجِعْ إِلَيْهَا، فَأَخْبِرْهَا أنَّ للَّهِ تعالى مَا أَخذَ ولَهُ ما أعطى، وَكُلُّ شَيْءٍ عِنْدَهُ بِأَجْلٍ مُسَمًّى، فَمُرْهَا، فلْتَصْبِرْ ولْتَحْتسِبْ» وذكر تمام الحديث، متفقٌ عليه.

**924/5** ـ ئۇسامە ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزلىرىدىن بىرى ئۆزىنىڭ بالىسى سەكراتقا چۈشۈپ قالغانلىقىنى خەۋەر قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى چاقىرىشقا ئادەم ئەۋەتىپتۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەلچىگە: «قايتىپ بېرىپ ئۇنىڭغا خەۋەر قىلغىن. ئەيكەتكىنىمۇ، بەرگىنىمۇ الله نىڭ، الله نىڭ نەزىرىدە ھەممە نەرسىنىڭ مۇددىتى بەلگىلەنگەندۇر. ئۇنىڭغا دېگىن سەۋر قىلسۇن ۋە ساۋاب ئۈمىد قىلسۇن» دېدى ـ ئۇسامە ھەدىسنى ئاخىرىغىچە داۋاملاشتۇردى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

153 ـ باب

## مېيتكە ئۈنسىز ۋە قوشاق قوشماي يىغلاشنىڭ دورۇسلىقى توغرىسىدا

925/1 ـ عن ابنِ عُمرَ رضي اللّه عنهما أنَّ رسُولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عاد سَعْدَ بنَ عُبَادَةَ، وَمَعَهُ عبْدُ الرَّحمنِ بنُ عَوفٍ، وسعْدُ بْنُ أبي وَقَّاصٍ، وعبْدُ اللَّهِ بن مَسْعُودٍ رضي اللّه عنهم، فَبكى رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فلمَّا رَأى القوْمُ بُكاءَ رسولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم، بَكَوْا، فقال: «ألا تَسْمعُونَ؟ إنَّ اللّه لا يُعَذِّبُ بِدمْعِ العَيْنِ، ولَا بِحُزْنِ القَلْبِ، وَلكِنْ يُعَذّبُ بِهذاَ أوْ يَرْحَمُ» وَأشَارَ إلى لِسَانِهِ. متفقٌ عليه.

**925/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف، سەئد ئىبنى ئەبۇۋەققاس، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇدلار بىلەن سەئد ئىبنى ئۇبادەنى يوقلاپ كىلىپ يىغلاپ تاشلىدى. كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يىغلىغانلىقىنى كۆرۈپ ئۇلارمۇ يىغلاپ تاشلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاڭلاپ قويۇڭلار! الله كۆزنىڭ ياش تۆكىشى ۋە دىلنىڭ غەمكىن بولۇشى بىلەن ئازاپلىمايدۇ. لىكىن ماۋۇنىڭ سەۋەبى بىلەن ئازاپلايدۇ ياكى رەھىم قىلىدۇ» دەپ تىلىغا ئىشارەت قىلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

926/2 ـ وعن أُسَامة بنِ زَيْدٍ رضي اللّه عنهما أنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رُفِعَ إلَيهِ ابْنُ ابْنَتِهِ وَهُوَ في المَوْتِ، فَفَاضَتْ عَيْنا رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم، فقال له سعدٌ: مَا هذا يا رسولَ اللَّهِ؟، قال: «هَذِهِ رحمةٌ جَعَلها اللَّهُ تَعالى في قلوبِ عبادِهِ، وَإنما يَرْحَمُ اللَّهُ مِنْ عبَادِهِ الرُّحَمَاءَ» متفقٌ عليه.

**926/2** ـ ئۇسامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دىگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزىنىڭ ئوغلى سەكراتقا چۈشكەن ھالەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سۇنۇپ بىرىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆزلىرىدىن ياش قۇيۇلدى. سەئد، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: بۇ قانداق گەپ، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ بولسا الله ئۆز بەندىلىرىنىڭ دىللىرىغا ئورناتقان رەھمەتتۇر. الله ئۆز بەندىلىرىنىڭ ئىچىدىن رەھىمدىل كىشىلەرگىلا رەھىم قىلىدۇ» دىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

927/3 ـ وعن أنسٍ رضيَ اللَّهُ عنه أنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم دَخَلَ عَلى ابْنه إبَراهِيمَ رضيَ اللَّهُ عنْه وَهُوَ يَجودُ بَنفسِه فَجعلتْ عَيْنا رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم تَذْرِفَانِ. فقال له عبدُ الرَّحمن بنُ عوفٍ: وأنت يا رسولَ اللَّه؟، فقال: «يا ابْنَ عوْفٍ إنَّها رَحمْةٌ» ثُمَّ أتْبَعَها بأُخْرَى، فقال صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ الْعَيْنَ تَدْمَعُ والقَلْب يَحْزَنُ، وَلا نَقُولُ إلا ما يُرضي رَبَّنا وَإنَّا بفِراَقِكَ يا إبْرَاهيمُ لَمحْزُونُونَ». رواه البخاري، وروى مُسلمٌ بعضَه. والأحاديث في الباب كثيرة في الصحيح مشهورة، واللَّه أعلم.

**927/3** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دىگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆز ئوغلى ئىبراھىم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېنىغا كىردى. بۇ چاغدا بولسا ئىبراھىم سەكراتتا ئىكەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىككى كۆزىدىن ياش قۇيۇلۇشقا باشلىدى. ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: سەنمۇ يىغلامسەن ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئابدۇراھمان ئۇ رەھمەتتۇر» دىدى، ئاندىن ئۇ سۆزىگە ئۇلاپ: «كۆز ياش تۆكىدۇ، دىل قايغۇرىدۇ، بىز رەببىمىز رازى بولىدىغان سۆزنى قىلغايمىز، ئى ئىبراھىم! بىز سەندىن ئايرىلغىنىمىزغا ئەلۋەتتە غەمكىندۇرمىز»دىدى. [بۇخارىدىن]

## 154 ـ باب

### مېيىتتىن كۆرۈپ قالغان يامان ئەھۋالنى سىرلىمەسلىك توغرىسىدا

928/1 ـ عن أَبي رافعٍ أَسْلَم مولى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنَّ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ غَسَّل ميِّتاً فكَتَمَ عَلَيْه، غَفَرَ اللَّهُ له أَرْبعِينَ مرَّةً» رواه الحاكم وقال: صحيح على شرط مسلم.

**928/1** ـ ئەبۇرافىئى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى مېيىتنى يۇيۇپ، مېيىتنىڭ بەدىنىدىكى يامان ئەھۋالنى بىراۋغا پاش قىلمىسا، الله ئۇنىڭ گۇناھىنى قىرىق نۆۋەت مەغپىرەت قىلىدۇ». [ھاكىمدىن]

## 155 ـ باب

### مېيىت نامىزى ئوقۇش، جىنازىغا ئەگىشىش، يەرلىككە قويۇشقا قاتنىشىش ۋە ئاياللارنىڭ جىنازىغا ئەگىشىشىنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

929/1 ـ عن أَبي هُريرةَ رضيَ اللَّهُ عنه قال: قال رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ شَهِدَ الجَنَازَةَ حَتَّى يُصَلِّي عَلَيها فَلَهُ قِيرَاطٌ، وَمَنْ شَهِدَهَا حَتَّى تُدْفَنَ فَلَهُ قِيراطَانِ» قيلَ وما القيراطَانِ؟ قال: «مِثْلُ الجَبلَيْنِ العَظِيمَيْنِ» متفقٌ عليه.

**929/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى جىنازىغا كېلىپ، ئۇنىڭ نامىزىغا قاتناشسا، ئۇنىڭ ئۈچۈن بىر قىيرات ئەجىر بولىدۇ. ئۇ كىشى جىنازىغا كېلىپ، ھەتتا مېيىت يەرلىككە قويۇلۇپ بولغىچىلىك بىللە بولسا ئۇنىڭغا ئىككى قىيرات ئەجىر بولىدۇ» دېدى. ئىككى قىيرات دېگەن نېمە؟ دەپ سورالغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىككى قىيرات دېگەن چوڭ ئىككى تاغدەك ئەجىردۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

930/2 ـ وعنه أَنَّ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «من اتَّبعَ جَنَازَةَ مُسْلِمٍ إِيمَاناً واحْتِسَاباً، وَكَانَ مَعَهُ حَتَّى يُصَلَّي عَلَيها ويَفْرُغَ من دَفنِها، فَإِنَّهُ يَرْجِعُ مِنَ الأَجرِ بقِيراطَين كُلُّ قيرَاط مِثلُ أُحُدٍ، ومَنْ صَلَّى عَلَيهَا، ثم رَجَعَ قبل أَن تُدْفَنَ، فَإِنَّهُ يرجِعُ بِقِيرَاط» رواه البخاري.

**930/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىر مۇسۇلماننىڭ جىنازىسىغا الله نىڭ ۋەدىسىگە ئىشەنگەن، ساۋاب ئۈمىد قىلغان ھالدا ئەگىشىپ نامازىنى ئوقۇلۇپ، يەرلىككە قويۇلغۇچە بىللە بولسا، ھەر بىرى ئۇھۇد تېغىچىلىك بولغان ئىككى قىيرات ئەجىر بىلەن قايتىدۇ. كىمكى جىنازا نامىزىنى ئوقۇپ يەرلىككە قويۇلۇشتىن بۇرۇن قايتسا، بىر قىيرات ئەجىر بىلەن قايتىدۇ.» [بۇخارىدىن]

931/3 ـ وعن أُمِّ عطِيَّةَ رضي اللَّه عنها قَالَتْ: «نُهينَا عنِ اتِّبَاعِ الجَنائز، وَلم يُعزَمْ عَلَيْنَا» متفقٌ عليه.

**931/3** ـ ئۇممۇ ئەتىييە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز ئاياللار جىنازىغا ئەگىشىشتىن چەكلەندۇق، لېكىن چەكلىنىش ھارام دەرىجىسىدە ئەمەس ئىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

156 ـ باب

## جىنازا نامىزىنى كۆپ ئادەملەرنىڭ ئوقۇشىنىڭ ۋە سەپنىڭ ئۈچ ياكى ئۈچتىن كۆپرەك بولۇشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

932/1 ـ عَنْ عائشةَ رضي اللَّهُ عنها قَالَتْ: قال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ما مِنْ ميِّتٍ يُصلِّي عليهِ أُمَّةٌ مِنَ الْمُسْلِمِينَ يبلُغُونَ مِئَة كُلُّهُم يشْفَعُونَ له إلا شُفِّعُوا فيه» رواه مسلم.

**932/1** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر مېيىتكە مۇسۇلمان ئۈممەتتىن سانى يۈزگە يېتىدىغان كىشىلەر نامار چۈشۈرۈپ، ھەممىسى ئۇ مېيىت ئۈچۈن شاپائەت تىلىسە، ئۇلارنىڭ شۇ مېيىت ھەققىدىكى شاپائىتى قوبۇل قىلىنىدۇ». [مۇسلىمدىن]

933/2 ـ وعن ابنِ عباسٍ رضي اللَّه عنهما قال: سَمِعْتُ رَسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُول: «مَا مِنْ رَجُلٍ مُسْلِمٍ يَمُوتُ، فَيقومُ عَلَى جَنَازتِهِ أَرْبَعونَ رَجُلا لا يُشرِكُونَ باللَّه شَيْئاً إِلاَّ شَفَّعَهُمْ اللَّهُ فيهِ» رواه مسلم.

**933/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قانداق بىر مۇسۇلمان قازا قىلىپ ئۇنىڭ جىنازىسىغا اللە غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەيدىغان، قىرىق كىشى قاتناشسا، اللە ئۇلارنىڭ شۇ مېيىتقا تىلىگەن شاپائىتىنى قوبۇل قىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

934/3 ـ وعن مَرْثَدِ بن عبدِ اللَّه اليَزَنِيِّ قال: كانَ مالكُ بنُ هُبَيْرَةَ رضي اللَّه عنه إذا صلَّى عَلى الجنَازَةِ، فَتَقَالَّ النَّاسَ عَليها، جزَّأَهُمْ عَلَيْهَا ثَلاثَةَ أَجْزَاءٍ ثم قال: قالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ صَلَّى عليهِ ثَلاثَةُ صُفُوف، فَقَدْ أَوْجَبَ». رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن.

**934/3** ـ مەرسەد ئىبنى ئابدۇللاھ يەزىنىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مالىك ئىبنى ھۇبەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ جىنازا نامىزىنى چۈشۈرگەندە جامائەتنى ئاز كۆرۈپ قالسا، ئۇلارنى ئۈچ سەپكە بۆلۈپ ئاندىن مۇنداق دەيتتى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر كىشىگە ئۈچ سەپ مۇسۇلمان ناماز چۈشۈرسە، ئۇنىڭغا جەننەت ۋاجىب بولىدۇ» دېگەن. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

157 ـ باب

## جىنازا نامىزىدا ئوقۇلىدىغان دۇئا توغرىسىدا

935/1 ـ عن أبي عبدِ الرحمنِ عوفِ بن مالكٍ رضي اللّه عنه قال: صلَّى رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَلى جَنَازَةٍ، فَحَفِظْتُ مِنْ دُعائِهِ وَهُو يَقُولُ: «اللَّهُمَّ اغْفِرْ لَهُ، وارْحمْهُ، وعافِهِ، واعْفُ عنْهُ، وَأَكرِمْ نزُلَهُ، وَوسِّعْ مُدْخَلَهُ واغْسِلْهُ بِالماءِ والثَّلْجِ والْبرَدِ، ونَقِّه منَ الخَطَايَا، كما نَقَّيْتَ الثَّوب الأَبْيَضَ منَ الدَّنَس، وَأَبْدِلْهُ دارا خيراً مِنْ دَارِه، وَأَهْلاً خَيّراً منْ أَهْلِهِ، وزَوْجاً خَيْراً منْ زَوْجِهِ، وأَدْخِلْه الجَنَّةَ، وَأَعِذْه منْ عَذَابِ القَبْرِ، وَمِنْ عَذَابِ النَّار» حَتَّى تَمَنَّيْتُ أَنْ أَكُونَ أَنَا ذلكَ المَيِّتَ. رواه مسلم.

**935/1** ـ ئەبۇئابدۇراھمان ئەۋف ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر جىنازا نامىزى چۈشۈردى مەن ئۇنىڭ قىلغان دۇئاسىنى يادلىۋالدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى اللە! ئۇنى مەغپىرەت قىلغىن، ئۇنىڭغا رەھمەت قىلغىن، ئۇنى سالامەت قىلغىن، ئۇنى ئەپۇ قىلغىن، جەننەتتىكى نېسىۋىسىنى ياخشى قىلغىن، قەبرىسىنى كەڭ قىلغىن، ئۇنى سۇ،قار،مۇز،مۆلدۈرلەر بىلەن يۇيغىن، ئۇنى خاتالىقلىرىدىن خۇددى ئاق كىيىمنى كىردىن پاكلىغاندەك پاكلىغىن، ئۇنىڭغا ئۆز ئۆيىدىن ياخشى ئۆي، ئۆز ئەھلىدىن ياخشى ئەھلى، ئۆز جۈپتىدىن ياخشى جۈپ بەرگىن. ئۇنى جەننەتكە كىرگۈزگىن. ئۇنى قەبرە ۋە دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن» دەپ دۇئا قىلىۋېدى. مەن: كاشكى ئاشۇ مېيت مەن بولۇپ قالسامچۇ! ـ دەپ ئارزۇ قىلىپ كەتتىم. [مۇسلىمدىن]

936/2 ـ وعن أبي هُريرة وأَبي قَتَادَةَ، وأَبي إِبْرَاهيمَ الأَشْهَليِّ عنْ أَبيه، وأَبوه صَحَابيٌّ رضي اللّه عنهم، عَنِ النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنَّه صلَّى عَلى جَنَازَة فقال: «اللَّهم اغفر لِحَيِّنَا وَمَيِّتِنا، وَصَغيرنا وَكَبِيرِنَا، وذَكَرِنَا وَأُنْثَانَا، وشَاهِدِنا وَغائِبِنَا. اللَّهُمَّ منْ أَحْيَيْتَه منَّا فأَحْيِه على الإِسْلامِ، وَمَنْ توَفَّيْتَه منَّا فَتَوَفَّهُ عَلى الإِيمَانِ، اللَّهُمَّ لا تَحْرِمْنا أَجْرَهُ، وَلا تَفْتِنَّا بَعْدَهُ» رواه الترمذي من رواية أَبي هُرَيْرَةَ والأَشهَليِّ، ورواه أبو داود من رواية أبي هريرة وأَبي قَتَادَةَ. قال الحاكم: حديث أَبي هريرة صَحيحٌ على شَرْطِ البُخاريِّ ومُسْلِمٍ، قال التِرْمِذي قال البخاريُّ: أَصحُّ رواياتِ هذا الحديث روايةُ الأَشْهَليِّ. قال البخاري: وَأَصَحُّ شيء في هذا الباب حديث عوْفِ بن مالكٍ.

**936/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە ئەبۇقەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالاردىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر جىنازىغا ناماز چۈشۈرۈپ مۇنداق دېدى: «ئى اللە! بىزنىڭ ئۆلۈك ۋە تىرىكلىرىمىزنى ۋە چوڭ ـ كىچىكلىرىمىزنى، ئەر ـ ئاياللىرىمىزنى بىزنىڭ نامازغا ھازىر بولغان ۋە ھازىر بولمىغانلىرىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن. ئى اللە! بىزدىن مەيلى كىمگە ھاياتلىق بەرسەڭ، ئىسلام ئۈستىدە بەرگىن. كىمنى ۋاپات تاپتۇرساڭ، ئىمان بىلەن تاپتۇرغىن. ئى اللە ! بىزنى مېيتنىڭ ئەجرىدىن مەھرۇم قىلمىغىن. ئۇنىڭدىن كېيىن بىزنى پىتنىگە گىرىپتار قىلمىغىن». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن] بۇ ھەدىسنى ئەبۇئىبراھىم ئەشھەلىمۇ ئاتىسىدىن رىۋايەت قىلغان. ئۇنىڭ ئاتىسى ساھابە ئىدى.

937/3 ـ وعن أَبي هُرَيْرَةَ رَضِي اللَّهُ عَنْهُ قال: سمعتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «إِذَ صَلَّيْتُم عَلى المَيِّت، فأَخْلِصُوا لهُ الدُّعاءَ» رواه أَبوداود.

**937/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ئەگەر مېيىتكە نامىز چۈشۈرسەڭلار، ئۇنىڭغا چىن ئىخلاس بىلەن دۇئا قىلىڭلار». [ئەبۇداۋۇدتىن]

938/4 ـ وعَنْهُ عَنِ النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في الصَّلاةِ عَلى الجَنَازَة: «اللَّهُمَّ أَنْتَ ربُّهَا، وأَنْتَ خَلَقْتَها، وأَنْتَ هَديْتَهَا للإسلامِ، وَأَنْتَ قَبَضْتَ رُوحَهَا، وَأَنْتَ أَعْلمُ بِسِرِّها وَعَلانيتِها، جِئْنَاكَ شُفعاءَ لَهُ فاغفِرْ لهُ». رواه أبو داود.

**938/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر جىنازىغا نامىز چۈشۈرگەندە بۇ دۇئانى ئوقۇغان: «ئى الله! سەن ئۇنىڭ رەببى، ئۇنى سەن ياراتتىڭ، سەن ئۇنى ئىسلامغا ھىدايەت قىلدىڭ، ئۇنى ۋايات تاپقۇزدۇڭ، ئۇنىڭ يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا سىرلىرىنى سەن بىلگۈچىسەن، سەندىن ئۇنىڭ ئۈچۈن شاپائەت تىلەپ كەلدۇق، ئۇنىڭ گۇناھىنى مەغپىرەت قىلغىن». [ئەبۇداۋۇدتىن]

939/5 ـ وعن واثِلة بنِ الأسقع رضيَ اللّه عنه قال: صَلَّى بِنَا رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَلى رجُلٍ مِنَ المُسْلِمِينَ، فسمعته يقولُ: «اللّهُمَّ إنَّ فُلانَ ابْنَ فُلان في ذِمَّتِكَ وحبل جوارك، فَقِهِ فِتْنَةَ القَبْر، وَعَذَابَ النَّارِ، وَأَنْتَ أَهْلُ الوَفاءِ والحَمْدِ، اللَّهُمَّ فاغفِرْ لهُ وَارْحَمْهُ، إنكَ أَنْتَ الغَفُور الرَّحِيمُ» رواه أبو داود.

**939/5** ـ ۋاسىلە ئىبنى ئەسقەئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىز بىلەن مۇسۇلمان كىشىنىڭ نامىزىنى چۈشۈردى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دۇئا قىلغانلىقىنى ئاڭلىدىم: «ئى الله! پالانچىنىڭ ئوغلى پالانچى سېنىڭ كېپىللىكىڭگە ۋە ئامانلىقىڭغا ئۆتتى. ئۇنى قەبرە ۋە دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن. سەن ۋاپا ۋە ھەمدى (ماختاش) ئەھلىدۇرسەن، ئى الله! ئۇنىڭغا مەغپىرەت ۋە رەھمەت قىلغىن، سەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىسەن ناھايىتى مېھرىباندۇرسەن». [ئەبۇداۋۇدتىن]

940/6 ـ وعن عبد اللَّه بنِ أبي أوْفى رضي اللَّه عنهما أنَّهُ كبَّر على جَنَازَةِ ابْنَةٍ لَهُ أَرْبَعَ تَكْبِيراتٍ، فَقَامَ بَعْدَ الرَّابِعَةِ كَقَدْرِ مَا بَيْنَ التَّكْبِيرتَيْن يَسْتَغفِرُ لهَا وَيَدْعُو، ثُمَّ قال: كَانَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَصْنَعُ هكذَا

وفي رواية: «كَبَّرَ أَرْبعاً فمكث سَاعةً حتَّى ظَنَنْتُ أَنَّهُ سيُكَبِّرُ خَمْساً، ثُمَّ سلَّمَ عنْ يمِينهِ وَعَنْ شِمالِهِ، فَلَمَّا انْصَرَفَ قُلْنا لَهُ: مَا هذا؟ فقال: إنِّي لا أَزيدُكُمْ عَلى مَا رَأَيْتُ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَصْنَعُ، أَوْ: هكذا صَنعَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. رواه الحاكم وقال: حديث صحيح.

**940/6** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇئەۋفا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ قىزىنىڭ جىنازا نامىزىنى تۆت تەكبىر ئېيتىپ چۈشۈردى، تۆتىنچى تەكبىردىن كېيىن، ئىككى تەكبىر ئارىسىدىكى ۋاقىت مىقدارىچىلىك تۇرۇپ، قىزى ئۈچۈن مەغپىرەت تىلەپ دۇئا قىلدى. ئاندىن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇنداق قىلاتتى، دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئابدۇللاھ تۆت تەكبىر ئېيتىپ بولۇپ، شۇنچىلىك ئۇزۇن تۇردىكى، ئۇنى بەشىنچى تەكبىر ئېيتسا كېرەك دەپ ئويلاپ قالدىم. ئاندىن ئۇ ئوڭ ۋە سول تەرىپىگە سالام بەردى. ئۇ نامازنى

ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭدىن: بۇ نېمە ئىش؟ دەپ سورىساق. ئۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نىڭ شۇنداق قىلغانلىقىنى كۆرگەن ئىدىم. مېنىڭ ئاشۇرۇۋەتكىنىم يوق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇنداق قىلاتتى، دېدى. [ھاكىمدىن]

## 158 ـ باب

## جىنازىنى ئېلىپ مېڭىشتا ئالدىراش توغرىسىدا

941/1 ـ عن أبي هُرَيْرَةَ رضيَ اللَّه عنه عَن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «أسْرِعُوا بِالجَنَازَةِ، فَإنْ تَكُ صَالِحَةً، فَخَيْرٌ تُقَدِّمُونها إلَيْهِ، وَإنْ تَكُ سِوَى ذلِكَ، فَشَرٌّ تَضَعُونَهُ عَنْ رِقَابِكُمْ» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ لمُسْلِمٍ: «فَخَيْرٌ تُقَدِّمُونَهَا عَلَيْه».

**941/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جىنازىنى تېز ئېلىپ مېڭىڭلار. ئەگەر ئۇ بەندە ياخشى بولسا، ئۇنى ياخشىلىققا بالدۇرراق ئېلىپ بارغان بولىسىلەر. ئەگەر يامان بولسا، يامانىنى مۈرەڭلەردىن تېزرەك چۈشۈرگەن بولىسىلەر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

942/2 ـ وعن أبي سعيدٍ الخُدْرِيِّ رضي اللَّه عنه قَالَ. كَانَ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «إذا وُضِعَتِ الجَنَازَةُ، فَاحْتَمَلَهَا الرِّجَالُ عَلى أعنَاقِهِمْ، فَإنْ كَانتْ صَالحةً، قالتْ: قَدِّمُوني، وَإنْ كَانَتْ غَيْرَ صَالِحَةٍ، قَالَتْ لأهْلِهَا: يَاوَيْلَهَا أيْنَ تَذْهَبُونَ بِهَا، يَسْمَعُ صَوْتَهَا كُلُّ شَيْءٍ إلاَّ الإنسانَ، وَلَوْ سَمِعَ الإنْسَانُ، لَصَعِقَ» رواه البخاري.

**942/2** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دەيتتى: «مېيت جىنازىغا قويۇلۇپ، كىشىلەر ئۇنى مۈرىلىرىدە ئېلىپ ماڭغاندا، ئەگەر ئۇ مېيت ياخشى بولسا، مېنى تېزراق ئېلىپ بېرىڭلار ـ دەيدۇ. ئەگەر يامان بولسا، ئۆز ئەھلىگە: ۋاي ئېست! مېنى نەگە ئېلىپ بارىسىلەر؟ دەيدۇ. بۇ ئاۋازنى ئىنساندىن باشقا بارلىق نەرسىلەر ئاڭلايدۇ. ئەگەر ئىنسان ئۇنى ئاڭلىسا قورققىنىدىن چوقۇم بىھوش بولۇپ يىقىلىدۇ». [بۇخارىدىن]

## 159 ـ باب

## مېيتنىڭ قەرزىنى ئادا قىلىشقا ۋە ئۇ مېيتنى تەييارلاشقا ئالدىراش، ئەگەر مېيت تۇيۇقسىز ئۆلگەن بولسا، ئۇنىڭ ئۆلگەنلىكى ئېنىق بولغىچە مېيتقا تەگمەسلىك توغرىسىدا

943/1 ـ عن أبي هريرة رضي اللَّه عنه، عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «نَفْسُ المُؤْمِنِ مُعَلَّقَةٌ بِدَيْنِهِ حَتَّى يُقْضَي عَنْهُ». رواه الترمذي وقال: حديث حسنٌ.

**943/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «(ئۆلگەن) مۆمىننىڭ جېنى ئۇنىڭ قەرزى ئادا قىلىنمىغۇچە ئۆزىنىڭ قەرزىگە باغلىنىپ قالىدۇ». [تىرمىزىدىن]

944/2 ـ وعن حُصَيْنِ بن وحْوَحٍ رضي اللَّه عنه أنْ طَلْحَةَ بنَ الْبُرَاءِ بن عازب رضِي اللَّه عنْهما مَرِض، فَأَتَاهُ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَعُودُهُ فَقَالَ: إنّي لا أُرَى طَلْحةَ إلاَّ قدْ حَدَثَ فِيهِ المَوْتُ فَآذِنُوني بِهِ وَعَجِّلُوا بِهِ، فَإنَّهُ لا يَنْبَغِي لِجِيفَةِ مُسْلِمٍ أنْ تُحْبَسَ بَيْنَ ظَهْرَانَيْ أَهْلِهِ». رواه أبو داود.

**944/2** ـ هۇسەين ئىبنى ۋەھۋەھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، تەلھە ئىبنى بەرا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئاغرىپ قالغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى يوقلاپ كېلىپ مۇنداق دېدى: «تەلھەنىڭ ئۆلۈمى يېقىنلاپ قالدى دەپ ئويلايمەن. ئۇ قازا قىلسا، ماڭا خەۋەر قىلىڭلار، ئۇنى دەپنە قىلىشقا ئالدىراڭلار، مۇسۇلمان جەسىدىنىڭ ئۆز ئەھلى ئارىسىدا تۇرۇپ قېلىشى ياخشى ئەمەس». [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 160 ـ باب

## قەبرىستانلىقتا ۋەز ئېيتىش توغرىسىدا

945/1 ـ عن عليٍّ رَضِيَ اللَّهُ عنه قال: كُنَّا في جنَازَةٍ في بَقِيعِ الْغَرْقَد فَأَتَانَا رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فقَعَدَ، وقعدْنَا حَوْلَهُ وَمَعَهُ مِخْصَرَةٌ فَنَكَسَ وَجَعَلَ يَنْكُتُ بِمِخْصَرَتِهِ، ثم قال: «ما مِنكُمْ مِنْ أَحَدٍ إلاَّ وَقَدْ كُتِبَ مقْعَدُهُ مِنَ النَّارِ ومَقْعَدُهُ مِنَ الجَنَّة» فقالوا: يا رَسُولَ اللَّهِ أَفَلاَ نَتَّكِلُ على كتابنَا؟ فقال: «اعْمَلُوا، فَكُلٌّ مُيَسَّرٌ لِمَا خُلِقَ لَهُ» وذكر تمامَ الحديث، متفقٌ عليه.

**945/1** ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز «بەقىئ غەرقەد» قەبرىستانلىقىغا بىر ئادەمنى يەرلىككە قويغىلى چىقتۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنىڭ يېنىمىزغا كېلىپ ئولتۇردى. بىزمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ چۆرىسىدە ئولتۇردۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىدا بىر ھاسا بار ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بېشىنى تۆۋەن قىلىپ، ھاسا بىلەن يەرنى چىجاپ تۇرۇپ: «سىلەرنىڭ قايسى بىرىڭلار بولمىسۇن، ئۇنىڭ دوزاختىكى ۋە جەننەتتىكى ئورنى بېكىتىلىپ بولۇنغان» دېدى. ساھابىلار: يا رەسۇلۇللا، ئۇنداقتا بىز پۈتۈلگەن تەقدىرىمىزگە تايانمايلىمۇ؟ (ئىبادەت قىلىپ نېمە قىلارمىز؟)دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەمەل قىلىڭلار، ھەر بىر ئادەم ئۆزى ئۈچۈن پۈتۈلگەن يولدا ماڭىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 161 ـ باب

## مېيىتنى دەپنە قىلغاندىن كېيىن ئۇنىڭغا دۇئا قىلىش ۋە ئىستىغفار ئېيتىش، قۇرئان ئوقۇش ۋە دۇئا قىلىش ئۈچۈن قەبرە بېشىدا ئولتۇرۇش توغرىسىدا

946/1 ـ عن أبي عَمْرو وقيل: أبو عبد اللَّه، وقيل: أبو لَيْلى عُثْمَانُ بن عَفَّانَ رضي اللَّه عنه قال: كانَ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إذا فرَغَ من دفن المَيِّتِ وقفَ عليهِ، وقال: «استغفِرُوا لأخِيكُم وسَلُوا لَهُ التَّثبيتَ فإنَّهُ الآن يُسأَلُ». رواه أبو داود.

**946/1** ـ ئەبۇئەمرى ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېيىتنى دەپنە قىلىپ بولغاندىن كېيىن، قەبرە بېشىدا تۇرۇپ: «قېرىندىشىڭلار ئۈچۈن مەغپىرەت تەلەپ قىلىڭلار ۋە ئۇنىڭ ئۈچۈن (سوئال ـ سوراقتا) مۇستەھكەملىك تىلەڭلار، چۈنكى ئۇ ھازىر سوئال سوراق قىلىنىۋاتىدۇ» دەيتتى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

947/2 ـ وعن عمرو بن العاص رضي اللَّه عنه قال: إذا دفنتمُوني، فأقيموا حَوْلَ قَبرِي قَدْرَ ما تُنحَرُ جَزُورٌ، ويُقَسَّمُ لَحْمُها حَتى أَسْتَأنِسَ بِكم، وأَعْلَم ماذا أُرَاجِعُ بِهِ رُسُلَ ربِّي. رواه مسلم. وقد سبق بطوله. قال الشَّافِعِيُّ رَحِمهُ اللَّه: ويُسْتَحَبُّ أن يُقرأَ عِنْدَهُ شيءٌ مِنَ القُرآنِ، وَإن خَتَمُوا القُرآن عِنْدهُ كانَ حَسناً.

**947/2** ـ ئەمرى ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: «ئەگەر مېنى يەرلىككە قويساڭلار، قەبرەم ئەتراپىدا بىر تۆگە سويۇلۇپ، گۆشى تەقسىم قىلىنىپ بولغىدەك ۋاقىت مىقدارى تۇرۇڭلار. ھەتتا مەن سىلەرنىڭ ھەمراھلىقىڭلار بىلەن قەبرەمگە كۆنۈپ، رەببىمنىڭ ئەلچىلىرىگە قانداق جاۋاب بېرىشىمنى بىلىۋالاي»دېدى. [مۇسلىمدىن]

ئىمام شافىئىي (الله ئۇنىڭغا رەھمەت قىلغاي!) مۇنداق دېگەن: ئۆلگۈچىنىڭ قەبرىسى بېشىدا قۇرئان ئوقۇلغىنى ياخشى. ئەگەر قۇرئان تامام قىلىنسا تېخىمۇ ياخشى.

## 162 ـ باب

## مېيىت ھەققىدە سەدىقە قىلىش ۋە ئۇنىڭ ھەققىدە دۇئا قىلىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَالَّذِينَ جَاءُوا مِنْ بَعْدِهِمْ يَقُولُونَ رَبَّنَا اغْفِرْ لَنَا وَلِإِخْوَانِنَا الَّذِينَ سَبَقُونَا بِالْإِيمَانِ﴾ ﴿ئۇلاردىن كېيىن كەلگەنلەر: پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە ۋە بىزدىن ئىلگىرى ئىمان ئېيتقان قېرىنداشلىرىمىزغا مەغپىرەت قىلغىن، دەيدۇ﴾[1].

948/1 ـ وعَنْ عائِشَةَ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهَا أَنَّ رَجُلاً قال للنَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إنَّ أُمِّي افتُلِتَتْ نَفْسُهَا وَأُرَاهَا لو تَكَلَّمَتْ، تَصَدَّقَتْ، فَهَل لَهَا أَجْرٌ إن تصَدَّقْتُ عَنْهَا؟ قال: «نَعَمْ». متفقٌ عليه.

**948/1** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام غا: مېنىڭ ئانام تۇيۇقسىز ئۆلۈپ كەتتى، مەن ئويلايمەنكى، ئەگەر ئۇ ئۆلۈپ كېتىشتىن بۇرۇن سۆزلىيەلىگەن بولسا، ئۆزى ئۈچۈن سەدىقە بېرىشنى نەسىھەت قىلاتتى. ئۇنىڭ ئۈچۈن سەدىقە بەرسەم، ئۇنىڭغا ئەجىر بولامدۇ؟ ـ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

[1] سۈرە ھەشىر 10 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

949/2 ـ وعن أبي هُرَيْرَةَ رَضيَ اللَّه عَنْهُ أنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذا مَاتَ الإنسَانُ انقطَعَ عملُهُ إلاَّ مِنْ ثَلاثٍ: صَدَقةٍ جاريَةٍ، أوْ عِلم يُنْتَفَعُ بِهِ، أوْ وَلَدٍ صَالحٍ يَدعُو له» رواه مسلم.

**949/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر ئىنسان ئۆلسە، ئۇنىڭ ئۈچ خىل ئەمەلىدىن باشقا ئەمەلى ئۈزۈلۈپ قالىدۇ. ❶ ساۋابى يېتىپ تۇرىدىغان سەدىقە مەسچىت، مەكتەپ سالغانغا. ❷ پايدىلىق (ئۇنى باشقىلارغا ئۆگەتۈش). ❸ ئۆزى ئۆچۈن دۇئا قىلىپ تۇرىدىغان ياخشى بالىنى تەربىيىلەپ قويۇش.» [مۇسلىمدىن]

## 163 ـ باب

## مېيىتنىڭ ياخشى گېپىنى قىلىش توغرىسىدا

950/1 ـ عن أنسٍ رضي اللَّه عنه قال: مرُّوا بجَنَازَةٍ، فَأَثنَوا عَلَيْهَا خَيراً فقال النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «وَجَبَتْ»، ثم مروُّا بأُخْرَى، فَأَثنَوْا عليها شَرّاً، فَقَال النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «وَجبَتْ» فَقَالَ عُمرُ بنُ الخَطَّاب رَضِيَ اللَّه عَنْهُ: ما وجبَتْ؟ قَالَ: «هذا أَثْنَيْتُمْ علَيْهِ خَيراً، فَوَجبتْ لَهُ الجنَّةُ، وهذا أَثنَيتُم عليه شرّاً، فَوَجبتْ لَهُ النَّارُ، أَنتُم شُهَدَاءُ اللَّهِ في الأرضِ». متفقٌ عليه.

**950/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر جىنازا كىشىلەرنىڭ ئالدىدىن ئېلىپ مېڭىلغاندا، كىشىلەر ئۇنىڭ ياخشى گېپىنى قىلغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ۋاجىب بولدى» دېدى. ئاندىن يەنە بىر جىنازا ئېلىپ مېڭىلدى. كىشىلەر ئۇنىڭ يامان گېپىنى قىلغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ۋاجىب بولدى» دېدى. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب ـ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ نېمە ۋاجىب بولدى؟ دېۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ماۋۇنىڭ ياخشى گېپىنى قىلىۋىدىڭلار، ئۇنىڭغا جەننەت ۋاجىب بولدى. ماۋۇنىڭ يامان گېپىنى قىلىۋىدىڭلار، ئۇنىڭغا دوزاخ ۋاجىب بولدى. سىلەر، الله نىڭ زېمىنىدىكى گۇۋاھچىلىرىسىلەر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

951/2 ـ وعن أبي الأسود قال: قَدِمْتُ المدِينَةَ، فَجَلَسْتُ إلى عُمْرَ بن الخَطَّابِ رضي اللَّه عنْهُ فمرَّتْ بِهِمْ جنَازةٌ، فأُثنىَ على صَاحِبِها خَيْراً فقال عُمَرُ: وجبت، ثم مُرَّ بأُخْرى، فَأُثنِيَ على صَاحِبِها خَيراً، فَقَالَ عُمرُ: وجبَت، ثم مُرَّ بِالثَّالِثَةِ، فَأُثنِيَ على صاحبها شرَّا، فَقَال عُمرُ: وجبتْ: قَالَ أَبُو الأَسْوِدِ: فَقُلْتُ: وما وجبَت يا أَميرَ المؤمنين؟ قال: قُلتُ كما قال النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَيُّمَا مُسلِمٍ شَهِدَ لهُ أربعةٌ بِخَير، أَدخَلَهُ اللَّه الجنَّةَ» فَقُلنَا: وثَلاثَةٌ؟ قال: «وثَلاثَةٌ» فقلنا: واثنانِ؟ قال: «واثنانِ» ثُمَّ لم نَسأَلْهُ عَن الواحِدِ. رواه البخاري.

**951/2** ـ ئەبۇئەسۋەدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن مەدىنىگە كېلىپ، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېنىدا ئولتۇرۇراتتىم. بىر جىنازا ئالدىمىزدىن ئۆتتى، كىشىلەر ئۇنىڭ ياخشى گېپىنى قىلغان ئىدى. ئۇ: ۋاجىب بولدى، دېدى. ئاندىن يەنە بىر جىنازا ئۆتتى، كىشىلەر ئۇنىڭ ياخشى گېپىنى قىلغان ئىدى. ئۆمەر: ۋاجىب بولدى، دېدى. ئاندىن ئۈچىنچى جىنازا ئۆتتى، كىشىلەر ئۇنىڭ گېپىنى قىلغان ئىدى. ئۆمەر يەنە: ۋاجىب بولدى، دېدى. مەن: ئى مۆمىنلەرنىڭ خەلىپىسى! نېمە

ۋاجىب بولدى؟ دېدىم. ئۆمەر مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەنتى: «قانداق بىر ئادەمنىڭ ياخشىلىقى ئۈچۈن تۆت ئادەم گۇۋاھلىق بەرسە، الله ئۇنى جەننەتكە كىرگۈزىدۇ». بىز: ئۈچ ئادەم بولسىچۇ؟ دېسەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۈچ ئادەم بولسىمۇ بولىدۇ» دېدى. بىز ئىككى ئادەم بولسىچۇ؟ دېيىشتۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىككى ئادەم بولسىمۇ بولىدۇ» دېدى. بىز: بىر ئادەم بولسىچۇ؟ دەپ سورىمىدۇق. [بۇخارىدىن]

## 164 ـ باب

## كىچىك بالىلىرى ئۆلۈپ كەتكەن ئادەمنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

952/1 ـ عن أنس رضي اللَّه عنْه قال: قَال رَسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَا مِنْ مُسلِمٍ يَمُوتُ له ثلاثَةٌ لم يَبلُغُوا الحِنْثَ إلا أدخلَهُ اللَّه الجَنَّةَ بِفَضْلِ رحْمَتِهِ إيَّاهُمْ». متفقٌ عليه.

**952/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر مۇسۇلمان ئادەمنىڭ بالاغەتكە يەتمىگەن ئۈچ بالىسى ئۆلۈپ كەتسە، الله ئۇ كىشىنى ئۇ بالىلارغا قىلغان پەزلى ـ مەرھەمىتىنىڭ سەۋەبى بىلەن جەننەتكە كىرگۈزىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

953/2 ـ وعن أبي هُرَيْرَةَ رضِيَ اللَّهُ عنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يَمُوتُ لأَحَدٍ مِنَ المُسْلِمِينَ ثَلاثةٌ مِنَ الوَلَدِ لا تَمَسُّهُ النَّارُ إِلاَّ تَحِلَّةَ القَسَمِ» متفقٌ عليه. «وتَحِلَّةُ القَسَمِ» قولُ اللَّهِ تعالى: ﴿وَإِنْ مِنْكُمْ إِلاَّ وَارِدُهَا﴾.

953/2 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر مۇسۇلماننىڭ ئۈچ بالىسى ئۆلۈپ كەتسە، ئۇنى ئوت كۆيدۈرمەيدۇ. پەقەت الله تائالانىڭ سۈرە مەريەم 71 ـ ئايىتىدىكى ﴿سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن دوزاختا بارمايدىغان بىرەر كىشىمۇ قالمايدۇ﴾ دېگەن قەسىمىنىڭ مۇقەررەرلىكى نۇقتىسىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، ھەر ئىنسان پىلسىرات كۆۋرۈكىدىن ئۆتۈش يۈزىسىدىن دوزاختا بىر تۇۋەت يېقىنلىشىدۇ، ھەدىستە ئېيتىلغان قەسەم مۇشۇنى كۆرسىتىدۇ. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

954/1 ـ وعن أبي سعيدٍ الخُدْرِيِّ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ قَالَ: جَاءَتِ امرأَةٌ إِلى رَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقَالَتْ: يا رَسُولَ اللَّهِ ذَهَبَ الرِّجالُ بِحَديثِكَ، فاجْعَلْ لَنَا مِنْ نَفْسِكَ يَوْماً نَأْتيك فيهِ تُعَلِّمُنَا مِمَّا عَلَّمَكَ اللَّه، قَالَ: «اجْتَمِعْنَ يَوْمَ كَذَا وَكَذَا» فَاجْتَمَعْنَ، فَأَتَاهُنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَعَلَّمَهُنَّ مِمَّا علَّمهُ اللَّه، ثُمَّ قَالَ: «ما مِنْكُنَّ مِن امْرَأَةٍ تُقَدِّمُ ثَلاثةً منَ الوَلَدِ إِلاَّ كانُوا لَهَا حِجَاباً منَ النَّار» فَقالتِ امْرَأَةٌ: واثنينِ؟ فَقَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم» وَاثْنَيْنِ» متفقٌ عليه.

**954/1** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر ئايال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەرلەر سەن بىلەن سۆزلىشىپ، ۋەز ـ نەسىھەت ئاڭلاش ۋاقتىنى ئىگەللەپ كەتتى. بىزگىمۇ ئۆز ۋاقتىڭدىن بىر كۈننى بەلگىلەپ، الله ساڭا

بىلدۈرگەن نەرسىلەردىن بىرگىمۇ ئۆگەتكىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر ئۇنداقتا، پالانى ـ پالانى كۈنى يىغلىغلار» دېدى. ئۇلار يىغلىغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىلىپالله ئۆزىگە ئۆگەتكەن دىن ئەھكاملىرىنى ئۆگەتتى، ئاندىن ئۇلارغا: «قانداق بىر ئايال ئۆزىنىڭ ئۈچ بالىسىنى بۇرۇن ئەۋەتكەن بولسا (تۇغەپ كەتكەن بولسا)، ئۇ باللار ئاشۇ ئايال ئۈچۈن جەھەننەمدىن پەردە بولىدۇ» دېدى. بىر ئايال: ئىككى بالىسى ئۆلۈپ كەتكەن بولسىچۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىككى بولسىمۇ شۇنداق بولىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

165 ـ باب

## زالىملارنىڭ قەبرىلىرى ئۇلار ھالاك قىلىنغان جايلاردىن ئۆتكەندە قورقۇپ يىغلاش، الله غا ھاجەتمەن ئىكەنلىكىنى ئاشكارىلاش ۋە ئۇ جايدىن غەپلەتتە ئۆتۈشتىن توغرىسىدا

955/1 ـ عَن ابْنِ عُمَر رَضِيَ اللَّه عَنْهُمَا أَنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ لأَصْحَابِهِ يَعْني لمَّا وَصلُوا الحِجْرَ: دِيَارَ ثمُودَ: «لا تَدْخُلُوا عَلى هَؤُلاءِ المُعَذَّبِينَ إِلاَّ أَنْ تَكُونُوا بَاكِينَ، فَإِنْ لمْ تَكُونُوا باكِين، فَلا تَدْخُلُوا عَلَيْهِمْ، لا يُصِيبُكُمْ مَا أَصَابَهُمْ» متفقٌ عليه.

وفي رواية قال: لمَّا مَرَّ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِالحِجْرِ قال: «لا تَدْخُلُوا مَسَاكِنَ الّذِينَ ظَلَمُوا أَنْفُسَهُمْ أَنْ يُصِيبكُمْ مَا أَصَابَهُمْ إِلاَّ أَنْ تَكُونُوا بَاكِينَ» ثُمَّ قَنَّع رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، رَأْسَهُ وَأَسْرَعَ السَّيْرَ حَتى أَجَازَ الوَادِي.

**955/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما دىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەمۇد قەۋمىنىڭ دىيارى ھىجرەگە كەلگەندە، ساھابىلارغا: «ئازاب چۈشكەن ئاۋۇ كىشىلەرنىڭ دىيارىغا يىغلاپ كىرىڭلار. يىغلىيالمىساڭلار، ئۇ جايغا كىرمەڭلار. ئۇلارغا كەلگەن ئازاب، سىلەرگىمۇ كېلىپ قالمىسۇن» دېگەن ئىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەمۇد ھىجرەدىن ئۆتكەندە: «ئۆزىگە ئۆزى زۇلۇم قىلغان كىشىلەرنىڭ ماكانىغا كىرمەڭلار، ئۇلارغا يەتكەن نەرسە سىلەرگىمۇ يېتىپ قالمىسۇن. ئەگەر كىرمەكچى بولساڭلار يىغلاپ كىرسەڭلار بولىدۇ» دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بېشىنى ئوراپ، تېز مېڭىپ جىلغىدىن ئۆتۈپ كەتتى.

## سەپەرنىڭ ئەدەبلىرى

166 ـ باب

## پەيشەنبە كۈنى سەپەرگە چىقىشنىڭ ۋە سەپەرگە ئەتىگەن چىقىشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

956/1 ـ عن كعبِ بن مالك، رَضيَ اللَّهُ عنه، أنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم خَرَجَ في غَزْوَةِ تَبُوكَ يَوْمَ الخَمِيسِ، وَكَانَ يُحِبُّ أَنْ يَخْرُجَ يَوْمَ الخَمِيس. متفقٌ عليه.

وفي رواية في الصحيحين: «لقلَّما كانَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَخْرُجُ إلاَّ في يَوم الخَمِيسِ».

**956/1** ـ كەئب ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەبۇك غازىتىغا پەيشەنبە كۈنى چىقتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەيشەنبە كۈنى سەپەرگە چىقىشنى ياخشى كۆرەتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيشەنبە كۈندىن باشقا كۈندە سەپەرگە چىقىشى ناھايىتى ئاز ئىدى.

957/2 ـ وعن صخْرِ بنِ وَدَاعَةَ الغامِديِّ الصَّحابيِّ رضي اللَّه عنْهُ، أنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «اللَّهُمَّ بَارِكْ لأُمَّتي في بُكُورِها» وكَان إذا بعثَ سَرِيَّةً أَوْ جيشاً بعَثَهُم مِنْ أَوَّلِ النَّهَارِ وكان صخْرٌ تَاجِراً، وَكَانَ يَبْعثُ تِجارتهُ أَوَّلَ النَّهار، فَأَثْرى وكَثُرَ مالُهُ. رواه أبو داود والترمذيُّ وقال: حديثٌ حسن.

**957/2** ـ سەخرە ئىبنى ۋەدائە غامىدى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى الله! مېنىڭ ئۈممىتىمنىڭ سەھەرلىرىگە بەرىكەت بەرگىن» دەيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاز ياكى كۆپ كىشىلىك قوشۇن ئەۋەتسە، ئۇلارنى سەھەر ۋاقتىدا يولغا سالاتتى. سەخرە تىجارەتچى بولۇپ، باشقا جايلارغا تىجارەت مېلىنى ئەۋەتسە، سەھەردە ئەۋەتەتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن بېيىپ، كۆپماللىق بولغان ئىدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 167 ـ باب

## سەپەردە ياخشى ھەمراھ ئىزدەش ۋە ئۆزلىرى ئىتائەت قىلىدىغان بىرىنى ئۆزلىرىگە باشلىق سايلاشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

958/1 ـ عَن ابْنِ عُمَرَ رضِيَ اللَّه عَنْهُما قَالَ: قَالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَوْ أَنَّ النَّاسَ يَعْلَمُونَ مِنَ الوحْدةِ ما أَعلَمُ ما سَارَ رَاكِبٌ بِلَيْلٍ وحْدَهُ» رواه البخاري.

**958/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر كىشىلەر يالغۇز سەپەر قىلىشنىڭ خەتىرىنى مەن بىلگەندەك بىلگەن بولسا، ھېچكىم كېچىسى يالغۇز يول يۈرمەس ئىدى». [بۇخارىدىن]

959/2 ـ وعن عمرو بن شُعَيْبٍ، عن أبيه، عن جَدِّهِ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ قَالَ: قال رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الرَّاكِبُ شَيطَانٌ، والرَّاكِبان شَيطَانان، والثَّلاثَةُ رَكبٌ».

رواه أبو داود، والترمذي، والنسائي بأسانيد صحيحة، وقال الترمذي: حديثٌ حسن.

**959/2** ـ ئەمرى ئىبنى شۇئەيب ئاتىسىدىن بۇۋىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يالغۇز يول يۈرگۈچى بىر شەيتاندۇر (يەنى ئازغۇچى). ئىككى

ئادەمدىن تەركىب تاپقان يول يورگۈچى، ئىككى شەيتاندۇر. ئۈچ ئادەمدىن تەركىب تاپقان يول يورگۈچى، بىر كارۋاندۇر». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزى ۋە نەسەئى]

960/3 ـ وعن أبي سعيدٍ وأبي هُريرة رضيَ اللَّهُ تعالى عَنْهُمَا قَالا : قَال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم : «إِذا خَرَجَ ثَلاثَةٌ في سفَرٍ فليُؤَمِّرُوا أحدهم» حديث حسن، رواه أبو داود بإسنادٍ حسن.

960/3 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قاچانكى ئۈچ كىشى سەپەرگە چىقسا، بىرسىنى ئۆزلىرىگە باشلىق سايلىۋالسۇن». [ئەبۇداۋۇدتىن]

961/4 ـ وعن ابْنِ عبَّاسٍ رضِي اللَّهُ عَنْهُما عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «خَيرُ الصَّحَابَةِ أَرْبَعَةٌ، وَخَيْرُ السَّرَايا أَرْبَعُمِائَةٍ، وخَيرُ الجُيُوش أَرْبعةُ آلافٍ، ولَن يُغْلَبَ اثْنَا عشر أَلْفاً منْ قِلَّة» رواه أبو داود والترمذي وقال: حديث حسن.

4/961 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئاببـاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تۆت نەپەر ھەمراھتىن تەركىب سەپەر ياخشى سەپەردۇر. زەربىدار قوشۇن 400 نەپەر ئادەمدىن تەركىب تاپسا ياخشىدۇر. قوشۇن 4000 نەپەر ئادەمدىن تەركىب تاپسا ياخشىدۇر. 12000 كىشىلىك قوشۇن ھەرگىزمۇ يېڭىلمەيدۇ» [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 168 ـ باب

## سەپەر قىلىش، چۈشكۈن قىلىش، قونالغۇ تۇتۇش ۋە ئۇخلاشنىڭ ئەدەبلىرى، كېچىسى يول يۈرۈش، ئۇلاغقا كۆيۈنۈش، ئۇلاقنى ئاسراش، ئۇلاقنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىشقا تەۋسىيە قىلىش، ئەگەر ئۇلاغ كۆتۈرەلىسە، باشقا بىرىنى مىندۈرۈۋېلىشنىڭ جايىزلىقى توغرىسىدا

962/1 ـ عن أَبي هُرَيْرَة رضِيَ اللَّهُ عَنْهُ قال: قال رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا سافَرْتُم في الخِصْبِ فَأَعْطُوا الإِبلَ حظَّهَا مِنَ الأَرْض، وإِذا سافَرْتُمْ في الجَدْبِ، فَأَسْرِعُوا عَلَيْهَا السَّيْرَ وَبادروا بِهَا نِقْيَهَا، وَإِذا عرَّسْتُم، فَاجتَنِبُوا الطَّرِيقَ، فَإِنَّهَا طرُقُ الدَّوابِّ، وَمأْوى الهَوامِّ باللَّيْل» رواه مسلم.

962/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قاچانكى سىلەر ئوت ـ چۆپلۈك زېمىندا ئۇلاغلىق سەپەر قىلساڭلار، ئۇلاغنىڭ زېمىندىكى ھەققىنى بېرىڭلار. ئەگەر ئوت يوق يەردە يۈرسەڭلار، مېڭىش سۈرئىتىنى تېزلىتىپ، ئۇلاغنىڭ كۈچىنى ساقلاپ قېلىشقا ئالدىراڭلار (تېزراق ئوت ـ چۆپ بار يەرگە ئۇلىشىۋېلىڭلار). ئەگەر كېچىسى بىر يەرگە چۈشسەڭلار، يولدىن يىراق جايغا چۈشۈڭلار. چۈنكى يول ئۇلاغلارنىڭ يولى ۋە زىيانداش ھايۋانلارنىڭ كېچىدە ئەگىپ يۈرىدىغان جايىدۇر». [مۇسلىمدىن]

963/2 ـ وعن أَبي قَتَادةَ رضِيَ اللَّهُ عنهُ قَالَ: كانَ رَسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذا كانَ في سفَرٍ، فَعَرَّسَ بلَيْلٍ اضْطَجَعَ عَلى يَمينِهِ، وَإِذا عَرَّس قُبيْلَ الصُّبْحِ نَصَبَ ذِرَاعَهُ وَوَضَعَ رَأْسَهُ عَلى كَفِّه. رواه مسلم.

قال العلماءُ : إنّما نَصَبَ ذِرَاعهُ لِئلاَّ يستَغْرِقَ في النَّوْمِ فَتَفُوتَ صلاةُ الصُّبْحِ عنْ وقْتِهَا أَوْ عَنْ أوَّلِ وقْتِهَا .

**963/2** ـ ئەبۇقاتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، قاچانكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپەر قىلىپ، كېچىسى بىر جايدا قونسا، ئۆزىنىڭ ئوڭ يېنىنى بېسىپ ياتاتتى. ئەگەر تاڭ يورۇش ۋاقتىدىن سەل ئىلگىرى چۈشكۈن قىلسا، ئوڭ بىلىكىنى تىكلەپ، بېشىنى ئالقىنىغا قويۇپ ياتاتتى. [مۇسلىمدىن]

ئۆلىمالار مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇيقۇغا غەرق بولۇپ كېتىپ بامدات نامىزىنى ۋاقتىدا ئوقۇيالماي قېلىشتىن ياكى دەسلەپكى ۋاقتىدا ئوقۇيالماي قېلىشتىن ئەنسىرەپ شۇ يوسۇندا ياتاتتى.

964/3 ـ وعنْ أنسٍ رضي اللَّه عنهُ قَال : قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم : «عَلَيْكُمْ بِالْدُّلْجَةِ، فَإِنَّ الأَرْضَ تُطْوَى بِاللَّيلِ» رواه أبو داود بإسناد حسن .

**964/3** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « سەپەرنى كېچىسى قىلىڭلار، چۈنكى كېچىسى زېمىن قاتلىنىدۇ. سەپەر ئاينىيدۇ ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

965/4 ـ وعنْ أَبي ثَعْلَبَةَ الخُشَنِي رَضي اللَّه عنهُ قال : كانَ النَّاسُ إذا نَزَلُوا مَنْزلاً تَفَرَّقُوا في الشِّعابِ والأَوْدِيةِ. فقالَ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم : «إن تَفَرُّقَكُمْ في هَذِهِ الشِّعابِ وَالأَوْدِيَة إنَّما ذلكُمْ منَ الشَّيْطَان ،» فَلَمْ ينْزِلُوا بعْدَ ذلك منْزلاً إلاَّ انْضَمَّ بَعضُهُمْ إلى بعْضٍ . رواه أبو داود بإسناد حسن .

**965/4** ـ ئەبۇسەئلەبە خۇشەنىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، سەپەردە كىشىلەر بىرەر جايغا چۈشسە، چىغىر يول ۋە جىلغىلارغا تاراپ كېتەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: « سىلەرنىڭ چىغىر يول ۋە جىلغىلارغا تاراپ كېتىشىڭلار شەيتاننىڭ ئىشىدۇر » دېدى. شۇندىن كېيىن ساھابىلار بىرەر جايغا چۈشكۈن قىلسا، تاراپ كەتمەي بىر يەردە ياتاتتى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

966/5 ـ وعَنْ سَهْلِ بنِ عمرو وَقيلَ سَهْلِ بن الرَّبيعِ بنِ عَمرو الأنْصَاريِّ المَعروفِ بابنِ الحَنْظَلِيَّةِ، وهُو منْ أهْلِ بَيْعةِ الرِّضَوان ، رضيَ اللَّه عنه قالَ : مرَّ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ببعيرٍ قَدْ لَحِقَ ظَهْرُهُ ببطْنِهِ فقال : «اتَّقُوا اللَّه في هذه البهَائمِ المُعْجمةِ فَارْكَبُوها صَالِحَةً، وكُلُوها صالحَة» رواه أبو داود بإسناد صحيح .

**966/5** ـ سەھل ئىبنى ئەمرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاچلىقتىن ئۈچيى قورسىقىغا چاپلىشىپ قالغان بىر تۆگىنى ئۇچرىتىپ قېلىپ: « سۆزلىيەلمەيدىغان بۇ ھايۋان ھەققىدە الله دىن قورقۇڭلار، ئۇنى سەمرىتىپ مىنىپ، سەمرىتىپ يەڭلار » دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

967/6 ـ وعَن أبي جعفرٍ عبدِ اللَّهِ بنِ جعفرٍ ، رضيَ اللَّه عنهما قال : أَرْدفني رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ذات يَوْم خَلْفَه، وَأَسَرَّ إِليَّ حديثاً لا أُحَدِّث بِهِ أَحَداً مِنَ النَّاسِ، وكانَ أَحبَّ مَا اسْتَتَر بِهِ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لِحاجَتِهِ هَدَفٌ أَوْ حَائشُ نَخل . يَعْني : حَائِطَ نَخْل : رواه مسلم هكذا مختصراً .

وزاد فِيهِ البَرْقانيُّ بإسناد مسلم: بعد قوله: حائشُ نَخْلٍ: فَدَخَلَ حَائطاً لِرَجُلٍ منَ الأَنْصارِ، فإذا فِيهِ جَمَلٌ، فَلَمَّا رَأَى رسولَ اللَّه صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم جرْجرَ وذَرفَتْ عَيْنَاه، فأَتَاهُ النبيُّ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَمَسَحَ سَرَاتَهُ أي: سنامَهُ وَذِفْرَاهُ فَسكَنَ، فقال: «مَنْ رَبُّ هذا الجَمَلِ، لِمَنْ هَذا الجَمَلُ؟» فَجاءَ فَتى مِنَ الأَنصَارِ فقالَ: هذا لي يا رسولَ اللَّه. فقالَ: «أَفَلا تَتَّقِي اللَّه في هذِهِ البَهِيمَةِ التي مَلَّكَكَ اللَّهُ إياهَا؟ فإِنَّهُ يَشْكُو إِليَّ أَنَّكَ تُجِيعُهُ وَتُدْئِبُهُ». ورواه أبو داود كرواية البَرْقاني.

**967/6** ـ ئەبۇجەئفەر ئابدۇللاھ ئىبنى جەفەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى ئۆلىغىنىڭ ئارقىسىغا مىندۈرۈۋېلىپ، ماڭا مەخپىي سۆز قىلدى. مەن ئۇنى ھېچكىمگە سۆزلىمەيمەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھاجەت قىلغاندا، پەردىلىنىدىغان ئەڭ ياخشى نەرسە، بىرەر دۆڭ ياكى خورمىلىق باغلارنىڭ تاملىرى ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەنسارىلاردىن بىر ئەنسارىنىڭ خورمىزارلىقىغا كىرىپ قارىسا، بىر تۆگە تۇرغان ئىدى. تۆگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۆرۈپ ئاۋاز قىلدى. ئۇنىڭ ئىككى كۆزىدىن ياش تۆكۈلۈپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ يېنىغا كېلىپ، لوكىسى ۋە قۇلىقىنىڭ كەينىنى سىلىغان ئىدى، تۆگە جىم بولدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ تۆگىنىڭ ئىگىسى كىم؟ بۇ تۆگە كىمنىڭ؟» دېدى. بىر ياش ئەنسارى كېلىپ: بۇ مېنىڭ ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله سېنى ئىگە قىلغان بۇ تۆگە ھەققىدە الله دىن قورقىماسمەن؟ ئۇ تۆگە سېنىڭ ئۇزىنى ئاچ قويىدىغانلىقىڭ ۋە كۆپ ئىشقا سالىدىغانلىقىڭ ھەققىدە ماڭا شىكايەت قىلىۋاتىدۇ» دېدى. [مۇسلىم ۋە ئەبۇداۋۇدتىن]

**968/7** ـ وعن أَنسٍ رَضيَ اللَّهُ عنْهُ، قال: كُنَّا إِذا نَزَلْنَا مَنْزِلاً، لا نسَبِّحُ حَتَّى نَحُلَّ الرِّحَالَ. رواه أبو داود بإِسناد على شرط مسلم.

**968/7** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ھەرقاچان سەپەردە بىرەر جايغا چۈشكۈن قىلساق، يۈك ـ تاقلىرىمىزنى چۈشۈرۈپ، تۆگىلەرگە ئارام بەرمىگىچە، نەفلە ناماز ئوقۇمايتتۇق (گەرچە بىز نەفلە نامازغا شۇنچە ھېرىسمەن بولساقمۇ!). [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 169 ـ باب

## ھەمراھلىرىغا ياردەم بېرىش توغرىسىدا

**969/1** ـ وعن أَبي سعيدٍ الخُدْريِّ رَضيَ اللَّه عنه قال: بينما نَحْنُ في سَفَرٍ إِذ جَاءَ رَجُلٌ على رَاحِلةٍ لهُ، فَجعَلَ يَصْرِفُ بَصَرَهُ يَمِيناً وَشِمَالاً، فقال رسول اللَّه صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ كَانَ مَعَهُ فَضْلُ ظَهرٍ، فَلْيعُدْ بِهِ على منْ لا ظَهر له، ومَنْ كانَ له فَضلُ زَادٍ، فَلْيَعُدْ بِهِ عَلى مَنْ لا زَادَ له» فَذَكَرَ مِنْ أَصْنافِ المال ما ذَكَرَهُ، حَتى رَأَينا أَنَّهُ لا حقَّ لأَحَدٍ منا في فضْلٍ. رواه مسلم.

**969/1** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە بىر سەپەردە كېتىۋاتقىنىمىزدا ئۆزىنىڭ ئۇلىغىغا مىنىپ كېلىۋاتقان بىر كىشىنى ئۇچراتتۇق. ئۇ كىشى ئۇياق ـ بۇياققا قارىغىلى تۇرىۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«كىمنىڭ ئارتۇق ئۇلىغى بولسا، ئۇنى ئۇلىغى يوق ئادەمگە بەرسۇن. كىمنىڭ ئارتۇق ئوزۇقلىقى بولسا، ئۇنى ئوزۇقلىقى يوق ئادەمگە بەرسۇن» دەپ شۇنداق جىق مالنىڭ تۈرلىرىنى ساناپ ئۆتتىكى ھەتتا بىز: ئارتۇق نەرسىمىزدە بىرەرسىمىزنىڭمۇ ھەققى يوق ئوخشايدۇ دەپ ئويلاپ قالدۇق. [مۇسلىمدىن]

970/2 ـ وعنْ جابرٍ رضيَ اللَّه عنهُ، عَنْ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أنَّه أرادَ أنْ يَغْزُوَ فقال: «يا معْشَرَ المُهَاجِرِينَ والأنصارِ، إنَّ مِنْ إخوَنِكُم قوْماً، ليْس لهمْ مَالٌ، ولَا عشِيرَةٌ، فَلْيَضُمَّ أحَدكم إليْهِ الرَجُلَيْنِ أوِ الثَّلاثَةَ، فما لأحدِنَا منْ ظهرٍ يحْمِلُهُ إلا عُقبَةٌ يعْني كَعُقْبَةٍ أحَدهمْ، قال: فَضَمَمْتُ إليَّ اثْنَيْنِ أو ثَلاثَةً ما لي إلا عُقبةٌ كعقبَةِ أحَدِهمْ مِنْ جَملي. رواه أبو داود.

**970/2** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام غازاتقا چىقماقچى بولۇپ: «ئى مۇھاجىر ۋە ئەنسارىلار! سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردا شۇنداق كىشىلەر باركى، ئۇلارنىڭ مال ۋە يېقىن ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرى يوق. سىلەرنىڭ ھەر بىرىڭلار ئۇلاردىن ئۆزىگە ئىككى ياكى ئۈچ ئادەمنى قوشۇۋالسۇن» دېدى. بىزنىڭ ھېچقايسىمىز ئۇلىغىنىڭ ئۆز ئالدىغا مىنەلمەيتتى. ئۇنىڭدا پەقەت ئۇلاغقا نۆۋەتلىشىپ مىنىش ھوقۇقىلا بار ئىدى. مەنمۇ ئۆزەمگە ئىككى ياكى ئۈچ ئادەم قوشۇۋالغان ئىدىم. ئۆز تۆگەمدىن پەقەت ئۇلارنىڭ بىرىگە ئوخشاش مىنىش نۆۋىتىلا تېگەتتى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

971/3 ـ وعنه قال: كانَ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَتَخلَّف في المسِيرِ فَيُزْجِي الضَّعيف ويُرْدِفُ ويدْعُو له. رواه أبو داود بإسناد حسن.

**971/3** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپەردە كارۋاندىكىلەرنىڭ كەينىدە مېڭىپ ئاجىزلارنى ئالدىغا ئۆتكۈزۈپ قوياتتى، ئۇلاغقا مىندۈرۈۋالاتتى ۋە ئۇلارغا دۇئا قىلاتتى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 170 ـ باب

## سەپەر ئۈچۈن ئۇلاغ مىنگەندە نېمە دېيىش توغرىسىدا

اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَجَعَلَ لَكُمْ مِنَ الْفُلْكِ وَالأَنْعَامِ مَا تَرْكَبُونَ لِتَسْتَوُوا عَلَى ظُهُورِهِ ثُمَّ تَذْكُرُوا نِعْمَةَ رَبِّكُمْ إِذَا اسْتَوَيْتُمْ عَلَيْهِ وَتَقُولُوا سُبْحَانَ الَّذِي سَخَّرَ لَنَا هَذَا وَمَا كُنَّا لَهُ مُقْرِنِينَ وَإِنَّا إِلَى رَبِّنَا لَمُنْقَلِبُونَ﴾ ﴿سىلەرگە ئۈستىگە چىقىشىڭلار ئۈچۈن كېمە ۋە مىنىشىڭلار ئۈچۈن ھايۋان قاتارلىقلارنى ياراتتى، ئاندىن سىلەر ئۇلارنىڭ ئۈستىگە چىققانلىرىڭلاردا، پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ نېمىتىنى ئەسلەپ: «بىزگە بۇنى بويسۇندۇرۇپ بەرگەن زات پاكتۇر، بىز ئۇنىڭغا (مىنىشكە) قادىر ئەمەس ئىدۇق. بىز ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىمىزنىڭ دەرگاھىغا قايتقۇچىلارمىز» دېگەيسىلەر﴾[1].

972/1 ـ وعن ابنِ عمر رَضِيَ اللَّه عنهما، أنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ إذا اسْتَوَى عَلَى بعِيرِهِ خَارجاً إلي سفَرٍ، كَبَّرَ ثلاثاً، ثُمَّ قالَ: «سبْحانَ الذي سخَّرَ لَنَا هذا وما كنَّا له مُقرنينَ، وَإنَّا إلى ربِّنَا

[1] سۈرە زۇخرۇف 12 ــ 14 ـ ئايەتكىچە

لَمُنقَلِبُونَ. اللَّهُمَّ إنَّا نَسْأَلُكَ في سَفَرِنَا هذا البرَّ والتَّقوى، ومِنَ العَمَلِ ما تَرْضى. اللَّهُمَّ هَوِّنْ علَيْنا سفَرَنَا هذا وَاطْوِ عنَّا بُعْدَهُ، اللَّهُمَّ أنتَ الصَّاحِبُ في السَّفَرِ، وَالخَلِيفَةُ في الأهْلِ. اللَّهُمَّ إنِّي أعُوذُ بِكَ مِنْ وعْثَاءِ السَّفَرِ، وكآبَةِ المنظَرِ، وَسُوءِ المنْقلَبِ في المالِ والأهلِ وَالوَلَدِ» وإذا رجعَ قَالهُنَّ وزاد فيهنَّ: «آيبونَ تَائِبونَ عَابِدُون لِرَبِّنَا حَامِدُونَ» رواه مسلم.

**972/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپەرگە چىققان چاغدا تۆگىسىگە مىنسە، ئۈچ قېتىم تەكبىر ئېيتىپ، ئاندىن مۇنداق دەيتتى: «بىزگە بۇنى بويسۇندۇرۇپ بەرگەن زات پاكتۇر. بىز ئۇنىڭغا مىنىشكە قادىر ئەمەس ئىدۇق، بىز ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىمىزنىڭ دەرگاھىغا قايتقۇچىلارمىز. ئى الله! سەندىن مۇشۇ سەپىرىمىزدە ياخشىلىق ۋە تەقۋالىق سورايمىز. سەن رازى بولىدىغان ئەمەللەرنى قىلالىشىمىزنى سورايمىز. ئى الله! بىزنىڭ بۇ سەپىرىمىزنى ئاسان قىلغايسەن ۋە ئۇنىڭ يىراقلىقىنى يېقىن قىلغايسەن. ئى الله! بۇ سەپىرىمىزنىڭ ئىگىسى ۋە ئەھلىمىزنىڭ ساقلىغۇچىسى سەندۇرسەن. ئى الله! ساڭا سىغىنىپ سەپىرىمىزنىڭ مۇشەققىتىدىن، كۆڭلىمىزنىڭ يېرىم بولىشىدىن سەپەردىن قايتقاندا، ماللىرىمىز، ئاياللىرىمىز ۋە باللىرىمىزنىڭ يامان ئەھۋالىنىڭ ئۈستىگە قايتىشتىن پاناھ تىلەيمەن». پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپەردىن قايتىپ كەلگەن ۋاقىتتىمۇ يۇقىرىقى دۇئالارنى ئوقۇپ بولۇپ، ئارقىدىن يەنە: «بىز قايتقۇچى، تەۋبە قىلغۇچى، ئىبادەت قىلغۇچى، رەببىمىزگە ھەمدى ئېيتقۇچىلارمىز» دېگەن سۆزنى قوشۇپ قوياتتى. [مۇسلىمدىن]

973/2 ـ وعن عبد اللَّه بن سرْجِس رضي اللَّه عنه قال: كان رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إذا سافر يَتَعوَّذ مِن وعْثاءِ السفرِ، وكآبةِ المُنْقَلَبِ، والحورِ بعْد الكَوْنِ، ودعْوةِ المظْلُومِ. وسوءِ المَنْظَرِ في الأهْلِ والمَال. رواه مسلم.

هكذا هو في صحيح مسلم: الحوْرِ بعْدَ الكوْنِ، بالنون، وكذا رواه الترمذي، والنسائي، قال الترمذي: ويروى» الكوْرُ» بالراءِ، وكِلاهُما لهُ وجْهٌ. قال العلماءُ: ومعناه بالنونِ والراءِ جميعاً: الرُّجُوعُ مِن الاسْتقامَةِ أوِ الزِّيادة إلى النَّقْصِ. قالوا: وروايةُ الرَّاءِ مأْخُوذَةٌ مِنْ تكْوِيرِ العِمامةِ، وهُوَ لَفُّهَا وجمْعُها، وروايةُ النون مِنَ الكَوْنِ، مصْدَرُ» كانَ يكُونُ كَوناً» إذا وُجِد واسْتَقرَّ.

**973/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى سەرجىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپەر قىلسا، سەپەرنىڭ مۇشەققىتىدىن، يامان ئاقىۋەتتىدىن، مۆكەممەللىشىپ بولغاندىن كېيىن كېمىيىشكە قاراپ يۈزلىنىشىدىن زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىنىڭ دۇئاسىدىن، ئەھلى ۋە مېلىدا يامان ئەھۋالنىڭ كۆرۈنۈشىدىن پاناھ تىلەيتتى. [مۇسلىمدىن]

974/3 ـ وعن عليِّ بن ربيعة قال: شَهدْتُ عليَّ بن أبي طالب رَضي اللَّه عنهُ أُتيَ بدابَّةٍ لِيَرْكَبَهَا، فَلما وضَع رِجْلَهُ في الرِّكابِ قال: بِسْمِ اللَّهِ، فلَمَّا اسْتَوَى على ظَهْرِها قال: الحْمدُ للَّهِ ثم قال: ﴿سبحان الذي سَخَّرَ لَنَا هذا، وما كُنَّا لَهُ مُقْرِنينَ، وإنَّا إلى ربِّنَا لمُنْقلِبُونَ﴾ ثُمَّ قال: الحمْدُ للَّهِ ثَلاثَ مرَّاتٍ، ثُمَّ قال: اللَّه أكْبرُ ثَلاثَ مرَّاتٍ، ثُمَّ قال: سُبْحانَكَ إنِّي ظَلَمْتُ نَفْسِي فَاغْفِرْ لي فإنَّه لا يغْفِرُ الذُّنُوب إلاَّ أنْتَ، ثُمَّ ضحِك، فَقِيل: يا أمِير

المُؤْمِنِينَ، مِنْ أَيِّ شَيءٍ ضَحِكْتَ؟ قال: رأيتُ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَعل كَما فعلْتُ، ثُمَّ ضَحِكَ فقلتُ: يا رسول اللَّهِ مِنْ أَيِّ شَيءٍ ضحكْتَ؟ قال: «إِنَّ رَبَّك سُبْحانَهُ يَعْجب مِنْ عَبْده إذا قال: اغْفِرِ لي ذنُوبي، يَعْلَمُ أَنَّهُ لا يغْفِرُ الذّنُوبَ غَيْرِي». رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ، وفي بعض النسخ: حسنٌ صحيحٌ. وهذا لفظ أبي داود.

974/3 ـ ئـەلـي ئىـبـنـى رەبىئـەنـىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلىـنـىدۇ، مـەن ئـەلـي ئىبـنـى ئـەبۇتالىپ رەزىيـەللاھۇ ئـەنهۇنـىڭ مىنىشـى ئۈچـۈن بىـر ئـۇلاغ كەلتۈرۈلگـەنلىكىنى كـۆردۈم. ئـۇ پـۇتىنى ئۈزەڭگىگـە قويغـاندا: بىسـمىللا (الله نـىڭ ئـىسمى بىلـەن باشـلايمەن) دېـدى. ئـاندىن ئۇلاغنىـڭ ئۈستىگـە جايلىـشىپ ئولتۇرغاندىن كېيىـن: بىزلەرگە بۇنى بوي سۇندۇرۇپ بەرگەن اللە غا ھەمدىلەر بولسۇن، دېدى. ئاندىن ﴿بىزگە بۇنى بويسۇندۇرۇپ بەرگەن زات پاكتۇر. بىز ئۇنىڭغا مىنىشكە قادىر ئەمەس ئىدۇق. بىز ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىمىزنىڭ دەرگاھىغا قايتقۇچىلارمىز﴾[1] دېگەن ئايەتنى ئوقۇدى. ئاندىن: ئى الله! سېنى پاك دەپ ياد ئېتىمەن. مەن ھەقىقەتەن ئۆز ـ ئۆزەمگە زۇلۇم قىلدىم. گۇناھىمنى مەغپىرەت قىلغىن. گۇناھنى پەقەت سەنلا كەچۈرىسەن ـ دېدى. ئاندىن كۈلدى. ئى مۆمىنلەرنىڭ خەلىپىسى، نېمىگە كۈلىسەن؟ دېيىلگەندە، ئۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەن قىلغان ئىشنى قىلىپ ئاندىن كۈلگەنلىكىنى كۆرۈپ، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! نېمىگە كۈلىسەن دېگەن ئىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «بەندە مېنىڭ گۇناھىمنى كەچۈرگىن دېسە، الله : "بەندەم گۇناھنى مەندىن باشقىسىنىڭ كەچۈرمەيدىغانلىقىنى بىلىدىكەن" دەپ خۇش بولىدۇ» دېدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 171 ـ باب

## سەپەر قىلغۇچىنىڭ داۋان ۋە شۇنىڭدەك ئېگىز يەرلەرگە چىقسا تەكبىر ئېيتتى، ئويمان ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش جايلارغا چۈشسە تەسبىھ ئېيتىشى، تەكبىر، تەسبىھلارنى ئېيتقان چاغدا ئاۋازىنى يۇقىرى كۆتىرىۋەتمەسلىكى توغرىسىدا

975/1 ـ عن جابرٍ رضي اللَّه عنهُ قال: كُنَّا إِذا صعِدْنَا كَبَّرْنَا، وإِذا نَزَلْنَا سبَّحْنا. رواه البخاري.

975/1 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنهۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئەگەر بىز دۆڭگە چىقساق، "ئاللاھۇ ئەكبەر" دەيتتۇق. پەسكە چۈشسەك "سۇبھانالالاھ" دەيتتۇق. [بۇخارىدىن]

976/2 ـ وعن ابن عُمر رضي اللَّه عنهما قال: كانَ النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وجيُوشُهُ إِذا علَوُا الثَّنَايَا كَبَّرُوا، وَإِذا هَبطُوا سَبَّحوا. رواه أبو داود بإِسناد صحيح.

976/2 ـ ئـابدۇللاھ ئىبـنـى ئۆمـەر رەزىيـەللاھۇ ئـەنهۇمادىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە قوشۇنلىرى قاچانكى بىرەر داۋانغا ئۆرلىسە "ئاللاھۇ ئەكبەر"، پەسكە چۈشسە "سۇبھانالالاھ" دەيتتى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

---

[1] سۈرە زۇخرۇف 13 ـ 14 ـ ئايەتلەر.

977/3 ـ وعنهُ قال: كانَ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إذا قَفَل مِنَ الحجِّ أو العُمْرَةِ كُلَّما أوْفى عَلى ثَنِيَّةٍ أوْ فَدْفَد كَبَّر ثَلاثاً، ثُمَّ قال: «لا إله إلاَّ اللَّه وَحْدَهُ لا شَرِيكَ لَهُ، لَهُ المُلْك ولَهُ الحمْدُ، وَهُو على كلِّ شَيءٍ قَديرٌ. آيبُونَ تَائِبُونَ عابِدُونَ ساجِدُونَ لِرَبِّنَا حَامِدُونَ. صدقَ اللَّه وَعْدهُ، وَنَصر عبْده، وَهَزَمَ الأَحزَابَ وحْدَه» متفقٌ عليه. وفي روايةٍ لمسلم: إذا قَفَل مِنَ الجيُوشِ أو السَّرَايا أو الحجِّ أو العُمْرةِ.

**977/3** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەجدىن ياكى ئۆمرە ھەجدىن قايتقاندا، ھەر قاچان بىرەر داۋانغا ياكى دۆڭلۈككە ئۆرلىسە، ئۈچ قېتىم ”ئاللاھۇ ئەكبەر“ دەيتتى ئاندىن: «الله دىن باشقا ئىلاھ يوق، الله بىردۇر. الله نىڭ شېرىكى يوقتۇر. پۈتۈن ئىگىدارچىلىق الله غا خاستۇر. بارلىق ماختاش الله غا خاستۇر ۋە الله ھەر قانداق ئىشقا قادىردۇر. بىز قايتقۇچى، تەۋبە قىلغۇچى، ئىبادەت قىلغۇچى، سەجدە قىلغۇچى، رەببىمىزگە ھەمدە ئېيتقۇچىلارمىز. الله ئۆز ۋەدىسىنى ئەمەلگە ئاشۇردى، بەندىسىگە ياردەم بەردى ۋە ئىتتىپاقداش قوشۇننى ئۆزى يالغۇز مەغلۇپ قىلدى» دەيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قوشۇندىن ياكى زەربىدار ئەترەتتىن ياكى ھەجدىن ۋە ياكى ئۆمرە ھەجدىن قايتقاندا ... دېيىلگەن

978/4 ـ وعن أبي هُريرةَ رضي اللَّهُ عنهُ أنَّ رجلاً قال: يا رسول اللَّه، إني أُرِيدُ أن أُسافِر فَأَوْصِنِي، قال: «عَلَيْكَ بِتقوى اللَّهِ، وَالتَّكبير عَلى كلِّ شَرفٍ» فَلَمَّا ولَّي الرجُلُ قال: «اللَّهمَّ اطْوِ لهُ البُعْدَ، وَهَوِّنْ عَليهِ السَّفر» رواه الترمذي وقال: حديث حسن.

**978/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن سەپەرگە چىقماقچى ئىدىم، ماڭا نەسىھەت قىلغىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۆزەڭگە الله دىن قورقۇشنى ھەمراھ قىلغىن، ھەر قانداق بىر ئېگىز جايغا چىققاندا، ”ئاللاھۇ ئەكبەر“ دېگىن» دېدى. ئۇ كىشى ئارقىغا ئۆرۈلۈپ مېڭىۋېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى الله، ئۇ كىشى ئۈچۈن سەپەرنىڭ مۇساپىسىنى يېقىنلاشتۇرۇپ بەرگىن، ئۇنىڭ سەپىرىنى ئاسان قىلىپ بەرگىن» دېدى. [تىرمىزىدىن]

979/5 ـ وعن أبي موسى الأَشعَرِيِّ رضي اللَّه عنه قال: كنَّا مَع النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في سَفَرٍ، فكنَّا إذا أشرَفْنَا على وادٍ هَلَّلنَا وكَبَّرْنَا وَارْتَفَعتْ أَصواتنا فقالَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يا أَيُّهَا الناس ارْبَعُوا عَلَى أَنْفُسِكم فَإِنَّكم لا تَدعونَ أَصَمَّ وَلا غَائِباً. إِنَّهُ مَعكُمْ، إِنَّهُ سَمِيعٌ قَرِيبٌ» متفقٌ عليه.

**979/5** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىر سەپەردە بولدۇق. بىرەر ئېگىز جايغا ئۆرلىسەك «لائىلاھە ئىللەللا الله ئەكبەر» دەپ ئاۋازىمىزنى كۆتىرەتتۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «ئى خالايىق! ئۆزەڭلارغا مۇشەققەتچىلىك كەلتۈرمەڭلار، سىلەر گاس ياكى غەيىبنى چاقىرىۋاتمايسىلەر. ئۇ الله سىلەر بىلەن بىللە ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر ۋە بىزگە يېقىندۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

172 ـ باب

سەپەردە دۇئا قىلىشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

980/1 ـ عن أبي هُرَيْرَةَ رَضيَ اللهُ عنهُ قالَ: قالَ: رسولُ الله صلى الله عليه وسلم: «ثَلاثُ دَعَوَاتٍ مُسْتَجَابَاتٌ لا شَكَّ فِيهِنَّ: دَعْوَةُ المَظلومِ، وَدَعْوَةُ المسَافِرِ، وَدَعْوَةُ الوَالِدِ عَلى وَلَدِهِ» رواه أبو داود والترمذي وقال: حديث حسن. وليس في رواية أبي داود: «على وِلدِه».

**980/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «شەكسىز ئىجابەت بولۇدىغان ئۈچ تۈرلۈك دۇئا بار: ❶ زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىلارنىڭ دۇئاسى، ❷ مۇساپىرلارنىڭ دۇئاسى، ❸ ئاتىنىڭ پەرزەنتىگە قىلغان دۇئاسى». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

173 ـ باب

ئادەم ۋە باشقا نەرسىلەردىن قورققاندا قانداق دۇئا قىلىش توغرىسىدا

981/1 ـ عن أبي موسى الأشعرِيِّ رَضي اللَّه عنهُ أنَّ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ إذا خَافَ قَوماً قال: «اللَّهُمَّ إنَّا نجعلُكَ في نحورِهِمْ، ونعُوذُ بِك مِنْ شرُورِهِمْ» رواه أبو داود، والنسائي بإسناد صحيح.

**981/1** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىرەر قەۋمدىن قورقسا مۇنداق دۇئا قىلاتتى: «ئى الله! بىز سېنى ئۇلارنىڭ قەلبلىرىگە قويىمىز ۋە ئۇلارنىڭ يامانلىقىدىن سەن بىلەن پاناھ تىلەيمىز». [ئەبۇداۋۇد ۋە نەسەئى]

174 ـ باب

سەپەردە بىرەر ئورۇنغا چۈشسە نېمە دېيىش توغرىسىدا

982/1 ـ عن خَولَة بنتِ حكيمٍ رَضي اللَّهُ عنها قالتْ: سمعْتُ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «مَنْ نَزلَ مَنزِلاً ثُمَّ قال: أعُوذُ بِكَلِماتِ اللَّهِ التَّامَّاتِ مِنْ شَرِّ مَا خَلَقَ، لَمْ يضرَّه شَيْءٌ حتَّى يرْتَحِل مِنْ منزِلِهِ ذلكَ» رواه مسلم.

**982/1** ـ خەۋلە بىنتى ھەكىم رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «كىمكى بىرەر ئورۇنغا چۈشۈپ، الله نىڭ مۇكەممەل سۆزلىرىگە سېغىنىپ بىلەن مەخلۇقاتلارنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن دېسە، ھەتتا ئۇ كىشى مۇشۇ جايدىن كەتكۈچە ئۇنىڭغا ھېچ نەرسە زىيان قىلالمايدۇ». [مۇسلىمدىن]

983/2 ـ وعن ابن عمرو رَضي اللَّه عنهمَا قال: كانَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إذا سَافَرَ فَأَقبَلَ اللَّيْلُ قال: «يَا أَرْضُ ربِّي وَربُّكِ اللَّه، أعُوذُ بِاللَّهِ مِنْ شرِّكِ وشَرِّ ما فِيكِ،وشر ماخُلِقَ فيكِ، وشَرِّ ما يدِبُّ عليكِ، وأعوذ باللَّهِ مِنْ شَرِّ أَسدٍ وَأَسْودٍ، ومِنَ الحيَّةِ والعقربِ، وَمِنْ سَاكِنِ البلَدِ، ومِنْ والِدٍ وما وَلَد» رواه أبو داود.

**983/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، سەپەر ئۈستىدە كەچ كىرسە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيتتى: «ئى زېمىن! سېنىڭ ۋە مېنىڭ رەببىم الله دۇر، الله تائالانىڭ نامى بىلەن سېنىڭ ۋە سەندىكى نەرسىلەرنىڭ يامانلىقىدىن ۋە سەندە يارىتىلغان نەرسىنىڭ ۋە سېنىڭ ئۈستۈڭدە ئۆمىلەيدىغان نەرسىلەرنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن. يولۋاستىن، چوڭ قارا يىلاندىن ۋە بارلىق يىلان ـ چايانلاردىن، سەندە ماكانلاشقان نەرسىلەردىن، ئىبلىس ۋە بارلىق شەيتانلارنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن». [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 175 ـ باب

## ھاجىتى ئادا بولغان مۇساپىرنىڭ ئائىلىسىگە قايتىشقا ئالدىراشىنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

984/1 ـ عن أبي هُرَيْرَةَ رضيَ اللَّه عنهُ أنَّ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «السَّفَرُ قِطْعَةٌ مِن العذَابِ، يمْنَعُ أَحدَكم طَعامَهُ، وشَرَابَهُ وَنَوْمَهُ، فإذا قَضى أَحَدُكُمْ نَهْمَتَهُ مِنْ سَفَرِهِ، فَلْيُعَجِّل إلى أَهْلِهِ» متفقٌ عليه.

**984/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سەپەر ئازابنىڭ بىر پارچىسى، ئۇ سىلەرنى ئۆزۈڭلارنىڭ تائامى، شارابى (ئۇسسۇزلۇقى)، ئۇيقۇسىدىن توسايدۇ. ئەگەر سىلەردىن بىرەرسى سەپەردىكى مەقسىتىنى ئادا قىلسا، ئائىلىسىگە قايتىشقا ئالدىرىسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 176 ـ باب

## مۇساپىرنىڭ ئۆز ئۆيىگە كۈندۈزى كېلىشىنىڭ ياخشىلىقى ۋە زۆرۈر بولمىسىلا كېچىسى كېلىشىنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

985/1 ـ عن جابرٍ رضي اللَّه عنهُ أنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذا أطالَ أحدُكمْ الغَيْبَةَ فَلا يطْرُقنَّ أَهْلَهُ لَيْلاً».

وفي روايةٍ أَنَّ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَهى أَنْ يطْرُقَ الرَّجُلُ أَهْلَهُ لَيْلاً. متفقٌ عليه.

**985/1** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۇزۇن مۇددەت سەپەرگە چىقىپ كەتكەن بولسا، ئۆيىگە كېچىسى كەلمىسۇن».

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپەردىن كەلگەن كىشىنىڭ ئۆز ئۆيىگە كېچىسى كېلىشنى چەكلىگەن[1]. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

986/2 ـ وعن أنسٍ رضي اللَّه عنهُ قال: كانَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّمَ وسلَّمَ لا يطرُقُ أَهْلَهُ لَيْلاً، وكان يَأْتيهمْ غُدْوَةً أَوْ عشِيَّةً. متفقٌ عليه.

---

[1] ئايالى ئۆزىنى تۈزەشتۈرەلمەي ئۇخلاۋاتقان ۋاقىتىدا ئىرى كىرىپ قېلىپ ئۇنىڭدىن سوۋۇپ كېتىدىغان ئەھۋاللارنىڭ يۈز بېرىپ قېلىشىدىن ساقلىنىشنى كۆرسىتىدۇ. ئەگەر ئېرىنىڭ كېلىشىدىن خەۋىرى بولسا ئۆيگە كېچىدە كەلسىمۇ بولىۋېرىدۇ.

**986/2** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپەردىن قايتسا، ئۆز ئۆيىگە كېچىسى كەلمەيتتى. بەلكى ئەتىگەن ياكى كەچقۇرۇن كېلەتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

177 ـ باب

سەپەردىن قايتقاندا يۇرتىنى كۆرگەندە نېمە دېيىش توغرىسىدا

987/1 ـ وعن أنسٍ رَضي اللّهُ عنهُ قال: أَقْبَلْنَا مَعَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، حَتَّى إذا كُنَّا بِظَهْرِ المَدِينَةِ قال: «آيِبُونَ، تَائِبُونَ، عَابِدونَ، لِرَبِّنَا حَامِدُونَ» فلمْ يزلْ يقولُ ذلك حتَّى قَدِمْنَا المدينةَ» رواه مسلم.

**987/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن سەپەردىن قايتىپ، مەدىنىنى كۆرگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىز قايتقۇچى، تەۋبە قىلغۇچى، ئىبادەت قىلغۇچى، رەببىمىزگە ھەمدە ئېيتقۇچىلاردۇرمىز» دېدى. ھەتتا بۇ سۆزنى مەدىنىگە كىرگۈچە تەكرارلىدى. [مۇسلىمدىن]

178 ـ باب

سەپەردىن قايتقان كىشىنىڭ ئالدى بىلەن ئۆز مەسچىتىگە كىرىپ ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇشىنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

988/1 ـ عن كعب بنِ مالكٍ رضي اللّه عنهُ أن رسولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ إذا قَدِمَ مِنْ سَفرٍ بَدأَ بالمَسْجِدِ فَركع فِيهِ رَكْعَتَيْنِ. متفقٌ عليه.

**988/1** ـ كەئب ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپەردىن قايتسا، ئەۋۋەل مەسچىتكە كىرىپ ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

179 ـ باب

ئايال كىشىنىڭ يالغۇز سەپەر قىلىشىنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

989/1 ـ عن أبي هُرَيرَةَ رضي اللّه عنهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يَحِلُّ لامْرَأَة تُؤْمِنُ باللّهِ وَاليَومِ الآخِرِ تُسَافِرُ مَسِيرَةَ يَوْمٍ وَلَيْلَةٍ إلاَّ مَعَ ذِي محرْمٍ عليْهَا» متفقٌ عليه.

**989/1** ـ ئـەبۇھۇرەيرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلىـنىدۇ، پـەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دېگەن: «اللّٰه غا، قىيامەت كۈنىگە ئىشىنىدىغان ئايالنىڭ بىر كېچە ـ كۈندۈزلۈك سەپەرنى مەھرەمسىز(1)، يالغۇز سەپەر قىلىشى هالال ئەمەستۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

990/2 ـ وعن ابنِ عباسٍ رضي اللّه عنهما أنه سمع النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «لا يخْلُونَّ رَجُلٌ بامْرأةٍ إلا ومَعَهَا ذُو محْرمٍ، ولا تُسَافِرُ المرْأةُ إلاّ معَ ذِي محْرمٍ» فقال لَهُ رَجُلٌ: يا رسولَ اللّهِ إنَّ امْرأتي خَرجتْ حاجَّةً، وإنِّي اكْتُتِبْتُ في غَزْوةِ كَذَا وكَذَا؟ قال: «انْطلِقْ فَحُجَّ مع امْرأتِكَ» متفقٌ عليه.

**990/2** ـ ئـابدۇللاھ ئىبنى ئاببـاس رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇمادىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، ئـۇ پـەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «مەھرەمسىز ئايال بىلەن يالغۇز يەردە تۇرمىسۇن ۋە ئايال مەھرەمسىز سەپەر قىلمىسۇن». بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا: مېنىڭ ئايالىم ھەجگە كەتكەن، مەن پالانى ـ پالانى غازاتقا يېزىلغان، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇ كىشىگە: «ماڭغىن ئايالىڭ بىلەن ھەج قىلغىن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## پەزىلەتلىك ئەمەللەر

### 180 ـ باب

### قۇرئان ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

991/1 ـ عن أَبي أُمامَةَ رضي اللّه عنهُ قال: سمِعتُ رسولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «اقْرَؤُا القُرْآنَ فإِنَّهُ يَأْتي يَوْمَ القيامةِ شَفِيعاً لأَصْحابِهِ» رواه مسلم.

**991/1** ـ ئەبۇئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنهۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قۇرئان ئوقۇڭلار، "قۇرئان كەرىم" قىيامەت كۈنى ئۆزىنى ئوقۇغان كىشىلەرگە شاپائەت قىلغان هالدا كېلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

992/2 ـ وعَن النَّوَّاسِ بنِ سَمعانَ رضيَ اللّه عنهُ قال: سمِعتُ رسول اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «يُؤْتى يومَ القِيامةِ بالْقُرْآنِ وَأَهْلِهِ الذين كانُوا يعْمَلُونَ بِهِ في الدُّنيَا تَقدُمُهُ سورة البقَرَةِ وَآل عِمرَانَ، تحَاجَّانِ عَنْ صاحِبِهمَا» رواه مسلم.

**992/2** ـ نەۋۋاس ئىبنى سەمئان رەزىيەللاھۇ ئەنهۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قىيامەت كۈنى قۇرئاننى ئوقۇغان ۋە قۇرئانغا دۇنيادا ئەمەل قىلغان كىشىلەر كەلتۈرۈلىدۇ. ئالدى بىلەن سۈرە بەقەرە ۋە سۈرە ئال ئىمران ئۆز ئىگىلىرىنى ئاقلاپ كېلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

993/3 ـ وعن عثمانَ بن عفانَ رضيَ اللّه عنهُ قال: قالَ رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «خَيرُكُم مَنْ تَعَلَّمَ القُرْآنَ وَعلَّمهُ» رواه البخاري.

(1) شۇ ئايال بىلەن توغقانلىق سەۋەبىدىن نىكاھ چۈشمەيدىغان ئەر توغقانلىرىنى كۆرسىتىدۇ.

3/993 ـ ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ ياخشىلىرىڭلار قۇرئان ئۆگەنگەن ۋە ئۇنى ئۆگەتكەن كىشىلەردۇر». [بۇخارىدىن]

994/4 ـ وعن عائشة رضي اللّه عنها قالتْ: قال رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الَّذِي يَقرَأُ القُرْآنَ وَهُو ماهِرٌ بِهِ معَ السَّفَرةِ الكرَامِ البررَةِ، والذي يقرأُ القُرْآنَ ويتَتَعْتَعُ فِيهِ وَهُو عليهِ شَاقٌّ له أجْران» متفقٌ عليه.

994/4 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قۇرئان ئوقۇشقا ئۇستا كىشى ياخشى، ھۆرمەتلىك، پۈتۈكچى پەرىشتىلەر بىلەن بىرگە بولىدۇ. قۇرئاننى دۇدۇقلاپ تەستە ئوقۇيدىغان كىشىگە ئىككى ئەجىر بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

995/5 ـ وعن أبي موسى الأشْعريِّ رضي اللّه عنهُ قال: قال رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مثَلُ المؤمنِ الَّذِي يقْرَأُ القرآنَ مثلُ الأُتْرُجَّةِ: ريحهَا طَيِّبٌ وطَعمُهَا حلْوٌ، ومثَلُ المؤمنِ الَّذي لا يَقْرَأُ القُرْآنَ كَمثَلِ التَّمرةِ: لا رِيح لَهَا وطعْمُهَا حلْوٌ، ومثَلُ المُنَافِقِ الذي يَقْرَأُ القرْآنَ كَمثَلِ الرِّيحانَةِ: رِيحها طَيِّبٌ وطَعْمُهَا مرٌّ، ومَثَلُ المُنَافِقِ الذي لا يَقْرَأُ القرآنَ كَمَثلِ الحَنْظَلَةِ: لَيْسَ لَها رِيحٌ وَطَعمُهَا مُرٌّ» متفقٌ عليه.

995/5 ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قۇرئان ئوقۇپ تۇرىدىغان مۆمىن خۇددى ئۇتىرۇججە[1] دېگەن مېۋىگە ئوخشايدۇ، ئۇنىڭ پۇرىقى خۇش بۇيى، تەمى تاتلىقتۇر. قۇرئان ئوقۇپ تۇرمايدىغان مۆمىن خورمىغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭ پۇرىقى يوق، لېكىن تەمى تاتلىقتۇر. قۇرئان ئوقۇپ تۇرىدىغان مۇناپىق رەيھانغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭ پۇرىقى خۇش بۇيدۇر، لېكىن تەمى ئاچچىقدۇر. قۇرئان ئوقۇپ تۇرمايدىغان مۇناپىق (ياۋا) خەمەككە ئوخشايدۇ. ئۇنىڭ پۇرىقمۇ يوق، تەممۇ ئاچچىقتۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

996/6 ـ وعن عمرَ بن الخطاب رضي اللّه عنهُ أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِنَّ اللّه يرفَعُ بِهذَا الكتاب أقواماً ويضَعُ بِهِ آخَرين» رواه مسلم.

996/6 ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله تائالا مۇشۇ كىتاب (يەنى قۇرئان كەرىم) ئارقىلىق بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ مەرتىۋىسىنى يۇقىرى قىلسا، يەنە بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ مەرتىۋىسىنى تۆۋەن قىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

997/7 ـ وعنِ ابن عمر رضي اللّه عنهما عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا حَسَدَ إلاَّ في اثنَتَيْن: رجُلٌ آتَاهُ اللّه القُرآنَ، فهوَ يقومُ بِهِ آناءَ اللَّيلِ وآنَاءَ النَّهَارِ، وَرجُلٌ آتَاهُ اللّه مالا، فهُو يُنْفِقهُ آنَاءَ اللَّيْلِ وَآنَاءَ النهارِ» متفقٌ عليه.

997/7 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىككى تۈرلۈك كىشىگە ھەسەت قىلىشقا بولىدۇ. بىرى الله تائالا

[1] لىمونغا ئوخشايدىغان مېۋە.

قۇرئاننى ئاتا قىلغان، ئەتتىگەن ئاخشامدا قۇرئاننى ئوقۇپ تۇرىدىغان كىشىدۇر. يەنە بىرى: الله تائالا مال ئاتا قىلغان، ئۇ مالنى الله يولىدا ئەتتىگەن ئاخشامدا ئىشلەتكەن كىشىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

998/8 ـ وعن البُراء بنِ عَازِبٍ رضيَ اللَّه عنهما قال: كَانَ رَجلٌ يَقْرَأُ سورةَ الكَهْفِ، وَعِنْدَه فَرسٌ مَربوطٌ بِشَطَنَيْنِ فَتَغَشَّته سَحَابَةٌ فَجَعَلَت تَدنو، وجعلَ فرسُه ينْفِر مِنها. فَلَمَّا أَصبح أَتَى النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. فَذَكَرَ له ذلكَ فقال: «تِلكَ السَّكِينَةُ تَنَزَّلتْ للقُرآنِ» متفقٌ عليه.

**998/8** ـ بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، بىر كىشى سۈرە كەھفنى ئوقۇۋاتاتتى، ئۇ كىشىنىڭ يېنىدا ئىككى ئارغامچا بىلەن باغلانغان بىر ئات بار ئىدى. توساتتىن ئۇ كىشىنىڭ ئۈستىگە بىر پارچە بۇلۇت كېلىپ، ئۇنىڭغا يېقىنلىششقا باشلىدى. ئۇ كىشىنىڭ ئېتى بۇلۇتتىن ئۈركۈپ كەتتى. ئەتىسى ئەتىگەندە ئۇ كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ، بولغان ئەھۋالنى بايان قىلىۋېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كىشىگە: «بۇ قۇرئان كەرىمگە چۈشكەن خاتىرجەملىك» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

999/9 ـ وعن ابن مسعودٍ رضيَ اللَّه عنهُ قالَ: قال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ قرأَ حرْفاً مِنْ كتاب اللَّهِ فلَهُ حسنَةٌ، والحسنَةُ بعشرِ أَمثَالِهَا لا أَقول: الم حَرفٌ، وَلَكِن: أَلِفٌ حرْفٌ، ولامٌ حرْفٌ، ومِيَمٌ حرْفٌ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

**999/9** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قۇرئاندىن بىر ھەرپ ئوقۇغان كىشىگە بىر ياخشىلىق بولىدۇ. بىر ياخشىلىققا شۇ ياخشىلىقنىڭ ئون ھەسسىسىگە باراۋەر ئەجىر بېرىلىدۇ مەن "ا ل م" (ئەلىف، لام، مىم) نى بىر ھەرپ ھېسابلايمەن، چۈنكى ئەلىف بىر ھەرپتۇر، لام بىر ھەرپتۇر، مىم بىر ھەرپتۇر». [تىرمىزىدىن]

1000/10 ـ وعن ابنِ عباسٍ رضيَ اللَّه عنهما قال: قال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ الَّذي لَيس في جَوْفِهِ شيْءٌ مِنَ القُرآنِ كالبيتِ الخَرِبِ» رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

**1000/10** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قورسىقىدا قۇرئان كەرىمدىن ھېچنەرسە بولمىغان كىشى خۇددى خاراپ بولغان ئۆيگە ئوخشايدۇ». [تىرمىزىدىن]

1001/11 ـ وعن عبدِ اللَّهِ بنِ عَمْرو بن العاصِ رضي اللَّه عَنهما عنِ النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «يُقَالُ لِصاحبِ الْقُرَآنِ: اقْرأْ وَارْتَقِ وَرَتِّلْ كَما كُنْتَ تُرَتِّلُ في الدُّنْيَا، فَإنَّ منْزِلَتَكَ عِنْد آخِرِ آيةٍ تَقْرَؤُهَا» رواه أبو داود، والترْمذي وقال: حديث حسن صحيح.

**1001/11** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قۇرئان ئوقۇغان كىشىگە: ئوقۇ ۋە يۇقىرى ئۆرلە قۇرئان خۇددى

دۇنيادا چىرايلىق ئاھاڭغا سېلىپ ئوقۇغىنىڭدەك، چىرايلىق ئوقۇغىن، چۈنكى سېنىڭ ئورنۇڭ سەن ئوقۇۋاتقان ئايەتنىڭ ئاخىرىدا بولىدۇ[1] دېيىلىدۇ». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

181 ـ باب

## قۇرئاننى تاشلىۋەتمەي ئوقۇپ تۇرۇشقا بۇيرۇش ۋە ئۇنى ئۇنتۇلۇپ كېتىشتىن ئاگاھلاندۇرۇش توغرىسىدا

1002/1 ـ عَنْ أَبي مُوسَى رضيَ اللَّه عنهُ عن النَّبيِّ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «تَعاهَدُوا هذا الْقُرآنَ فَوَالَّذي نَفْسُ مُحمَّدٍ بِيدِهِ لَهُو أَشَدُّ تَفَلُّتاً مِنَ الإِبلِ في عُقُلِها» متفق عليه.

**1002/1** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر قۇرئاننى پۇختا ئۆزلەشتۈرۈڭلار مۇھەممەدنىڭ جېنى ئىلكىدە بولغان زات اللە بىلەن قەسەمكى، قۇرئان كەرىم ئەلۋەتتە باغلاقتىكى تۆگىدىنمۇ قاچقاقتۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1003/2 ـ وعنِ ابْنِ عُمَرَ رَضِيَ اللَّه عنهما أَنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِنَّمَا مَثَلُ صاحِبِ الْقُرْآنِ كَمَثَلِ الإِبِلِ المُعقَّلَةِ، إِنْ عَاهَد عَلَيْها أَمْسَكَهَا، وإِنْ أَطْلَقَهَا، ذَهَبَتْ» متفقٌ عليه.

**1003/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قۇرئان يادلىغان كىشىنىڭ مىسالى خۇددى باغلاقلىق تۆگىنىڭ مىسالىغا ئوخشايدۇ. ئەگەر ئۇ كىشى تۆگىنى يوقلاپ تۇرسا ئۇزۇن ئىلكىدە تۇتۇپ تۇرالايدۇ. ئەگەر ئۇنى قويۇپ بەرسە قولىدىن چىقىرىپ قويىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

182 ـ باب

## قۇرئاننى چىرايلىق ئوقۇشنىڭ ياخشىلىقى، ئۇنى ياخشى ئوقۇيدىغان كىشىنىڭ ئوقۇپ بېرىشىنى تەلەپ قىلىش ۋە ئۇنىڭغا قۇلاق سېلىش توغرىسىدا

1004/1 ـ عَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رَضِيَ اللهُ عَنْهُ قال: سمِعتُ رسولَ اللهِ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «مَا أَذِنَ اللهُ لِشَيْءٍ مَا أَذِنَ لِنَبِيٍّ حَسَنِ الصَّوْتِ يَتَغَنَّى بِالْقُرْآنِ يَجْهَرُ بِهِ» متفقٌ عليه.

**1004/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «اللە تائالا بىرەر نەرسىگە قۇرئاننى يۇقىرى ئاۋازدا چىرايلىق ئوقۇغان پەيغەمبەرنىڭ ئاۋازىغا قۇلاق سالغىنىدەك قۇلاق سالغان ئەمەس». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

[1] ئاخىرەتتە بىر كىشىنىڭ قۇرئاندىن يادا ئالغان ھەر بىر ئايىتىگە بىر دەرىجە بېرىلىپ، ئۇ كىشىنىڭ دەرىجىسى يادا ئالغان ئايىتىنىڭ سانىغا قاراپ بولىدۇ.

1005/2 ـ وعن أبي موسى الأشْعَرِيِّ رضيَ اللهُ عنهُ أنَّ رسولَ اللهِ صلى الله عليه وسلم قالَ لهُ: «لَقَدْ أُوتِيتَ مِزْمَاراً مِنْ مَزَامِيرِ آلِ دَاوُد» متفقٌ عليه. وفي روايةٍ لمسلمٍ: أنَّ رسولَ اللهِ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ لهُ: «لَوْ رَأَيْتَنِي وَأنَا أسْتَمِعُ لِقِرَاءَتِكَ البارِحَةَ».

**1005/2** ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا مۇنداق دېگەن: «شۈبھىسىزكى ساڭا داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ گۈزەل ئاۋازلىرىدىن بىر ئۈلۈش بېرىلگەن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس].

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «كاشكى سەن بۈگۈن كېچە سېنىڭ قۇرئان ئوقۇشىڭنى تىڭشىغانلىقىمنى كۆرگەن بولساڭ» دېدى.

1006/3 ـ وعَنِ الْبَرَاءِ بنِ عَازِبٍ رَضِيَ اللهُ عنهمَا قالَ: سَمِعْتُ النَّبِيَّ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَرَأَ في العِشَاءِ بِالتِينِ والزَّيْتُونِ، فَمَا سَمِعْتُ أحَدَاً أحْسَنَ صَوْتَاً مِنْهُ. متفقٌ عليه.

**1006/3** ـ بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خۇپتەندە «تىن» سۈرىسىنى ئوقۇغانلىقىنى ئاڭلىدىم. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاۋازىدىنمۇ چىرايلىق ئاۋازنى ئاڭلىغان ئەمەسمەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1007/4 ـ وعَنْ أبِي لُبَابَةَ بَشِيرِ بنِ عَبْدِ الْمُنْذِرِ رضيَ اللهُ عنهُ، أنَّ النَّبِيَّ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «مَنْ لَمْ يَتَغَنَّ بِالْقُرْآنِ فَلَيْسَ مِنَّا» رواهُ أبو داود بإسنادٍ جيد. ومَعْنَى «يَتَغَنَّى»: يُحْسِنُ صَوْتَهُ بِالْقُرْآنِ.

**1007/4** ـ ئەبۇلۇبابە بەشىر ئىبنى ئەبدۇل مۇنزىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى قۇرئان كەرىمنى چىرايلىق ئاھاڭ بىلەن ئوقۇمايدىكەن، ئۇ كىشى بىزنىڭ قاتارىمىزدىن ئەمەس». [مۇسلىمدىن]

1008/5 ـ وَعَنْ ابْنِ مَسْعُودٍ رضيَ اللهُ عنهُ قالَ: قَالَ لِي النَّبِيُّ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اقْرَأْ عَلَيَّ الْقُرْآنَ»، فَقُلْتُ: يَا رَسُولَ اللهِ، أقْرَأُ عَلَيْكَ وَعَلَيْكَ أُنْزِلَ؟! قَالَ: «إنِّي أُحِبُّ أنْ أسْمَعَهُ مِنْ غَيْرِي» فَقَرَأْتُ عَلَيْهِ سُورَةَ النِّسَاءِ حَتَّى جِئْتُ إلى هذهِ الآيَةِ: ﴿فَكَيْفَ إذَا جِئْنَا مِنْ كُلِّ أُمَّةٍ بِشَهِيدٍ وَجِئْنَا بِكَ عَلَى هؤُلاءِ شَهِيداً﴾ قالَ: «حَسْبُكَ الآنَ» فالْتَفَتُّ إلَيْهِ، فَإذَا عَيْنَاهُ تَذْرِفَانِ. متفقٌ عليه.

**1008/5** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «قۇرئاننى ئوقۇپ بەرگىن» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سىلىگە ئوقۇپ بېرەمدىم ۋە ھالەنكى قۇرئان ساڭا چۈشكەن تۇرسا دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن قۇرئاننى ئۆزەمدىن باشقا ئادەمدىن ئاڭلاشنى ياخشى كۆرىمەن» دېدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سۈرە نىسانى ئوقۇپ ﴿بىز ھەر بىر ئۈممەتكە بىر گۇۋاھچىنى كەلتۈرگەن ۋە (ئى مۇھەممەد!) سېنى بۇلارغا گۇۋاھچى قىلىپ كەلتۈرگەن چېغىمىزدا ئۇلارنىڭ ھالى قانداق بولىدۇ؟﴾[1] دېگەن ئايەتكە كەلگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەمدى توختا» دېدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قارىسام، ئۇنىڭ ئىككى كۆزىدىن ياش تۆكۈلۈۋېتىپتۇ. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

[1] سۈرە نىسا 41 ـ ئايەت.

183 ـ باب

بەزى سۈرىلەر ۋە بەزى ئايەتلەرنى ئوقۇشقا قىزىقتۇرۇش توغرىسىدا

1009/1 ـ عن أبي سعيدٍ رافع بنِ المُعلَّى رَضيَ اللَّه عَنْهُ قال: قال لي رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ألا أُعَلِّمُكَ أعْظَم سُورةٍ في الْقُرْآنِ قَبْلَ أنْ تخْرُج مِنَ المَسْجِدِ؟ فأَخَذَ بيدِي، فَلَمَّا أردْنَا أنْ نَخْرُج قُلْتُ: يا رسُولَ اللَّهِ إنَّكَ قُلْتَ لأُعَلِّمنَّكَ أعْظَمَ سُورَةٍ في الْقُرْآنِ؟ قال: «﴿الحَمْدُ للَّهِ رَبِّ العَالمِينَ﴾ هِي السَّبْعُ المَثاني، وَالْقرْآنُ الْعَظِيمُ الَّذي أُوتِيتُهُ» رواه البخاري.

**1009/1** ـ ئەبۇسەئىد رافىئ ئىبنى مۇئەللا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «مەن ساڭا مەسجىتتىن چىقىشتىن بۇرۇن قۇرئاندىكى ئەڭ ئۇلۇغ بىر سۈرىنى ئۆگىتىپ قويايمۇ؟» دەپ قولۇمنى تۇتتى. بىز چىقماقچى بولغىنىمىزدا مەن: «ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! الله نىڭ پەيغەمبىرى! سەن ماڭا قۇرئاندىكى ئەڭ ئۇلۇغ سۈرىنى ئۆگىتىپ قويماقچى بولغان، ئىدىڭغۇ؟» دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ سۈرە بولسا ”ئەلھەمدۇلىللاھى رەببىل ئالەمىين“ دۇر بۇ سۈرە تەكرار ئوقۇلىدىغان يەتتە ئايەتتۇر ۋە ماڭا بېرىلگەن ئۇلۇغ قۇرئاندۇر» دېدى. [بۇخارىدىن]

1010/2 ـ وعن أبي سعيدٍ الخُدْرِيِّ رضيَ اللَّه عنه أنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ في: ﴿قُلْ هُوَ اللَّه أَحَدٌ﴾ «والَّذِي نَفْسِي بِيدِهِ، إنَّهَا لَتَعْدِلُ ثُلُثَ القُرْآنِ».

وفي روايةٍ: أنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ لأَصْحابِه: «أيَعْجِزُ أَحَدُكُم أنْ يقْرَأَ بِثُلُثِ الْقُرْآنِ في لَيْلَةٍ» فَشَقَّ ذلكَ علَيْهِمْ، وقالُوا: أيُّنَا يُطِيقُ ذلكَ يا رسولَ اللَّه؟ فقال: «قُلْ هُو اللَّهُ أحَدٌ، اللَّهُ الصَّمَدُ: ثُلُثُ الْقُرْآنِ» رواه البخاري.

**1010/2** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىخلاس سۈرىسى ھەققىدە مۇنداق دېگەن: «جېنىم ئىلكىدە بولغان زات الله بىلەن قەسەمكى، ئۇ سۈرە قۇرئاننىڭ ئۈچتەن بىرىگە توغرا كېلىدۇ».

يەنە بىر رىۋايەتتە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلارغا: «بىر كېچىدە قۇرئاننىڭ ئۈچتەن بىرىنى ئوقۇپ بولۇشقا سىلەرنىڭ قۇربىتىڭلار يېتەمدۇ؟» دېۋىدى. بۇ ئىش ئۇلارغا ئېغىر تۇيۇلۇپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! قايسىمىز ئۇنداق قىلىشقا تاقەت قىلالايمىز؟ دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: ”سۈرە ئىخلاس“ قۇرئاننىڭ ئۈچتەن بىرىدۇر» دېدى. [بۇخارىدىن]

1011/3 ـ وعنْهُ أنَّ رَجُلاً سمع رَجُلاً يَقْرأُ: ﴿قلْ هُوَ اللَّه أحدٌ﴾ يُردِّدُها فَلَمَّا أَصْبَحَ جاءَ إلى رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَذَكَرَ ذلكَ لَهُ وكَانَ الرَّجُلُ يتَقَالُّها فَقَالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «والَّذِي نَفْسِي بِيَدِهِ، إنَّها لَتَعْدِلُ ثُلُثَ الْقُرْآنِ» رواه البخاري.

**1011/3** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەلۇم بىر كىشى يەنە بىر كىشىنىڭ ”ئىخلاس“ سۈرىسىنى قايتا ـ قايتا ئوقۇۋاتقانلىقىنى ئاڭلاپ تاڭ ئاتقاندا

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ بۇ ئىشنى خۇددى ئاز سانىغاندەك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سۆزلەپ بېرىپتۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كىشىگە: «جېنىم ئىلكىدە بولغان زات الله بىلەن قەسەمكى، ئۇ سۈرە ئەلۋەتتە قۇرئاننىڭ ئۈچتەن بىرىگە توغرا كېلىدۇ» دېدى. [بۇخارىدىن]

1012/4 ـ وعن أبي هريرة رضيَ اللّه عنهُ أنَّ رسول اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال في: ﴿قُلْ هُوَ اللّه أَحَدٌ﴾: «إِنَّهَا تَعْدِلُ ثُلُثَ القُرْآنِ» رواه مسلم.

1012/4 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىخلاس سۈرىسى ھەققىدە مۇنداق دېگەن: « ئۇ سۈرە ئەلۋەتتە، قۇرئاننىڭ ئۈچتەن بىرىگە توغرا كېلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1013/5 ـ وعنْ أنسٍ رضي اللّهُ عنهُ أنَّ رجُلا قال: يا رسول اللّهِ إني أُحِبُّ هذِهِ السُّورَةَ: ﴿قُلْ هُوَ اللّه أحدٌ﴾ قال: «إِنَّ حُبَّها أَدْخَلَكَ الجَنَّةَ» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسن. رواه البخاري في صحيحه تعليقًا.

1013/5 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن «قۇل ھۇۋەللاھۇ ئەھەد» سۈرىسىنى ياخشى كۆرىمەن ـ دېۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كىشىگە: « سېنىڭ ئۇ سۈرىنى ياخشى كۆرۈشۈڭ سېنى جەننەتكە ئېلىپ كىرىدۇ» دېدى. [تىرمىزىدىن]

1014/6 ـ وعن عُقْبَةَ بنِ عامِرٍ رَضِيَ اللّه عنهُ أنَّ رسولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «أَلَمْ تَرَ آيَاتٍ أُنْزِلَتْ هَذِهِ اللَّيْلَةَ لَمْ يُرَ مِثْلُهُن قَطُّ؟ ﴿قُلْ أَعُوذُ بِرَبِّ الفَلَقِ﴾ و﴿قُلْ أَعُوذُ بِرَبِّ النَّاسِ﴾» رواه مسلم.

1014/6 ـ ئۇقبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « بۈگۈن كېچە چۈشۈرۈلگەن ئايەتلەرگە قارىغىنە! ئۇ ئايەتلەرگە ئوخشاش ئايەت ھېچقاچان كۆرۈلۈپ باقمىغان ئىدى. ئۇ ئايەتلەر بولسىمۇ "قۇل ئەئۇزۇ بىراببىل فەلەقى ۋە قۇل ئەئۇزۇ بىراببىنناس" سۈرىلىرىدۇر». [مۇسلىمدىن]

1015/7 ـ وعن أبي سعيدٍ الخُدْرِيِّ رَضِي اللّه عنهُ قال: كانَ رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَتَعَوَّذُ مِنَ الجانِّ، وَعَيْنِ الإِنْسَانِ، حتَّى نَزَلَتِ المُعوذَتان، فَلَمَّا نَزَلَتَا، أَخَذَ بِهِما وتَركَ ما سِواهُما. رواه الترمذي وقال حديث حسن.

1015/7 ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام "قۇل ئەئۇزۇ بىرابىل فەلەقى ۋە قۇل ئەئۇزۇ بىرابىنناسى" سۈرىسى چۈشكەنگە قەدەر جىنلاردىن ۋە كىشىلەرنىڭ كۆزلىرىدىن پاناھ تىلەيتتى، ئۇ ئىككى سۈرە چۈشكەندىن كېيىن ئۇ ئىككى سۈرىنىلا ئوقۇيدىغان بولدى. [تىرمىزىدىن]

1016/8 ـ وعن أبي هريرةَ رضيَ اللّهُ عنهُ أنَّ رسولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «مِنَ القُرْآنِ سُورَةٌ ثَلاثُونَ آيَةً شَفعتْ لِرَجُلٍ حَتَّى غُفِرَ لَهُ، وهِيَ: ﴿تبارَكَ الذي بِيَدِهِ المُلْكُ﴾».

رواه أبو داود والترمذي وقال: حديث حسن. وفي رواية أبي داود: «تَشْفَعُ».

1016/8 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « قۇرئاندا ئوتتۇز ئايەتلىك بىر سۈرە بار بولۇپ، ئۇ سۈرىنى ئۇنى ئوقۇغان

ئادەمگە شاپائەت قىلىدۇ، ھەتتاكى ئۇ كىشىنىڭ گۇناھلىرى كەچۈرۈم قىلىنىدۇ. ئۇ سۈرە بولسا ”تەبارەك“ سۈرىسىدۇر». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1017/9 ـ وعن أبي مسعودٍ البدْرِيِّ رضيَ اللَّه عنهُ عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «منْ قَرَأَ بالآيتَيْنِ مِنْ آخِرِ سُورةِ البقَرةِ فِي لَيْلَةٍ كَفَتَاهُ» متفقٌ عليه. قيل: كَفَتَاهُ المَكْرُوهَ تِلْكَ اللَّيْلَةَ، وَقِيلَ: كَفَتَاهُ مِنْ قِيَامِ اللَّيْلِ.

1017/9 ـ ئەبۇمەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كېچىدە سۈرە بەقەرەنىڭ ئاخىرىسىدىكى ئىككى ئايەتنى ئوقۇغان كىشىگە، شۇ كېچىدە ئۇ ئىككى ئايەت كۇپايە قىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

بۇ ھەدىس ھەققىدە ئىككى خىل كۆز قاراش بار بولۇپ:

بىرىنچىسى: بۇ ئىككى ئايەت ئۇ كىشىگە شۇ كېچىدە تۈرۈپ ناماز ئوقۇشتىن كۇپايە قىلىدۇ.

ئىككىنچىسى: بۇ ئىككى ئايەت ئۇ كىشىگە شۇ كېچىدە يامانلىق يېتىپ قىلىشتىن كۇپايە قىلىدۇ.

1018/10 ـ وعن أبي هريرةَ رضيَ اللَّه عنهُ أَنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا تَجْعَلُوا بُيُوتَكُمْ مَقَابِر، إِنَّ الشَّيْطَانَ يَنْفِرُ مِن الْبيْتِ الَّذي تُقْرأُ فِيهِ سُورةُ الْبقَرةِ» رواه مسلم.

1018/10 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۆيلىرىڭلارنى قەبرىستانلىقتەك قىلىۋالماڭلار (يەنى نەفلە ئەمەللەردىن خالىي قىلىۋالماڭلار)، شەيتان سۈرە بەقەرە ئوقۇلغان ئۆيدىن قېچىپ كېتىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1019/11 ـ وعن أُبَيِّ بنِ كَعْبٍ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: قال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يا أَبا المُنْذِرِ أَتَدْرِي أَيُّ آيةٍ مِن كتاب اللَّهِ معكَ أَعْظَمُ؟» قُلْتُ: اللَّه ورسوله أعلم. قال: «ياأبا المنذر،أتدريأي آية من كتاب الله أعظم؟» قلت: ﴿اللهُ لا إِلَهَ إِلاَّ هُو الحَيُّ الْقَيُّومُ﴾ فَضَربَ في صَدْري وَقَال: «لِيهْنِكَ الْعِلْمُ أَبَا الْمُنذِرِ» رواه مسلم.

1019/11 ـ ئۇبەي ئىبنى كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «ئى مۇنزىرنىڭ ئاتىسى! سەن الله نىڭ كىتابىدىن قايسى ئايەتنىڭ ئەڭ ئۇلۇغ ئىكەنلىكىنى بىلەمسەن؟» دېدى. مەن: ”الله ھۇ لا ئىلاھە ئىللاھۇ ئەل ھەييۇل قەييۇم“ دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەيدەمگە ئۇرۇپ قويۇپ: «ئى مۇنزىرنىڭ ئاتىسى ساڭا ئىلىم ھاسىل بولسۇن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1020/12 ـ وعن أبي هريرة رضي اللَّه عنه قال: وكَّلَني رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بحِفْظِ زَكَاةِ رمضانَ، فَأَتَاني آتٍ، فَجعل يحْثُو مِنَ الطَّعام، فَأَخَذْتُهُ فقُلتُ: لأَرَفَعَنَّك إِلى رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قال: إِنِّي مُحتَاجٌ، وعليَّ عَيالٌ، وبي حاجةٌ شديدَةٌ. ، فَخَلَّيْتُ عنْهُ، فَأَصبْحْتُ، فَقَال رسُولُ اللَّهِ صلَّى اللَّهُ علَيْهِ وآلهِ وسَلَّمَ: «يا أَبا هُريرة، ما فَعلَ أَسِيرُكَ الْبارِحةَ؟» قُلْتُ: يا رسُول اللَّهِ شَكَا حَاجَةً وعِيَالاً، فَرحِمْتُهُ، فَخَلَّيْتُ سبِيلَهُ. فقال: «أَما إِنَّهُ قَدْ كَذَبك وسيعُودُ» فعرفْتُ أَنَّهُ سيعُودُ لِقَوْلِ رسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فرصدْتُهُ. فَجَاءَ يحْثُو مِنَ الطَّعامِ، فَقُلْتُ: لأَرْفعَنَّكَ إِلى رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قالَ: دعْني فَإِنِّي مُحْتاجٌ، وعليَّ

عِيالٌ لا أعُودُ، فرحِمْتُهُ فَخَلَّيتُ سبِيلَهُ، فَأَصبحتُ فَقَال لي رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَا أَبا هُريْرةَ، ما فَعل أَسِيرُكَ الْبارِحةَ؟» قُلْتُ: يا رسُول اللَّهِ شَكَا حاجةً وَعِيالاً فَرحِمْتُهُ، فَخَلَّيتُ سبِيلَهُ، فَقَال: «إِنَّهُ قَدْ كَذَبك وسيَعُودُ». فرصدْتُهُ الثَّالِثَةَ. فَجاءَ يحْثُو مِنَ الطَّعام، فَأَخَذْتهُ، فقلتُ: لأَرْفَعنَّك إِلى رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وهذا آخِرُ ثَلاثِ مرات أَنَّكَ تَزْعُمُ أَنَّكَ لا تَعُودُ، ثُمَّ تَعُودُ، فقال: دعْني فَإِنِّي أُعلِّمُكَ كَلِماتٍ ينْفَعُكَ اللَّه بهَا، قلتُ: ما هُنَّ؟ قال: إِذا أَويْتَ إِلى فِراشِكَ فَاقْرأْ آيةَ الْكُرسِيِّ، فَإِنَّهُ لَن يزَالَ عليْكَ مِنَ اللَّهِ حافِظٌ، ولا يقْرَبُكَ شيْطَانٌ حتَّى تُصْبِح، فَخَلَّيْتُ سبِيلَهُ فَأَصْبحْتُ، فقَالَ لي رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ما فَعلَ أَسِيرُكَ الْبارِحةَ؟» فقُلتُ: يا رَسُول اللَّهِ زَعم أَنَّهُ يُعلِّمُني كَلِماتٍ ينْفَعُني اللَّه بهَا، فَخَلَّيْتُ سبِيلَه. قال: «مَا هِيَ؟» قلت: قال لي: إِذا أَويْتَ إِلى فِراشِكَ فَاقرَأْ آيةَ الْكُرْسِيِّ مِنْ أَوَّلِها حَتَّى تَخْتِمَ الآيةَ: ﴿اللَّه لا إِلهَ إِلاَّ هُو الحيُّ الْقَيُّومُ﴾ وقال لي: لا يَزَال علَيْكَ مِنَ اللَّهِ حَافِظٌ، وَلَنْ يقْربَكَ شَيْطَانٌ حَتَّى تُصْبِحَ. فقال النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَمَا إِنَّه قَدْ صَدَقكَ وَهُو كَذوبٌ، تَعْلَم مَنْ تُخَاطِبُ مُنْذ ثَلاثٍ يا أَبا هُرِيْرَةَ؟» قلت: لا، قال: «ذَاكَ شَيْطَانٌ» رواه البخاري.

**1020/12** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا پىتىر سەدىقىسىنى ساقلاشقا مەسئۇل قىلىپ قويغانىدى. شۇنىڭ بىلەن بىر كىشى كېلىپ يېمەكلىكنى چاڭگاللاپ ئېلىشقا باشلىدى. مەن ئۇنى تۇتۇۋېلىپ، سېنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا ئېلىپ بارىمەن ، دېدىم. ئۇ: مەن موھتاج كىشى ئىدىم، مېنىڭ ئائىلەم بار، مېنىڭ بۇنىڭغا بەك ئېھتىياجىم بار ئىدى، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇنى قويۇۋەتتىم. تاڭ ئاتقاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «ئى ئەبۇھۇرەيرە! ئاخشام سەن تۇتۇۋالغان ئەسىرىڭ نېمە قىلدى؟» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ ئۆزىنىڭ ھاجىتىنىڭ بارلىقىدىن ۋە ئائىلىسىدىن زارلاندى. شۇڭا مەن ئۇنىڭغا رەھىم قىلىپ، ئۇنى يولىغا سېلىپ قويدۇم ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ ساڭا يالغان ئېيتىپتۇ، ئۇ يەنە كېلىدۇ» دېدى.

مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ گېپى بويىچە ئۇنىڭ يەنە كېلىدىغانلىقىنى بىلىپ، ئۇنى كۆزىتىپ تۇرسام، ئۇ قايتا كېلىپ يېمەكلىكتىن چاڭگاللاپ ئالغىلى تۇردى. مەن ئۇنى تۇتۇۋېلىپ: سېنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا ئېلىپ بارىمەن ، دېدىم. ئۇ ماڭا: مېنى قويۇۋەتكىن، مەن موھتاج كىشى ئىدىم، مېنىڭ ئائىلەم بار ئىدى، مەن ھەرگىز قايتا كەلمەيمەن، دېدى. مەن ئۇنىڭغا رەھىم قىلىپ، ئۇنى قويۇۋەتتىم. شۇنىڭ بىلەن تاڭ ئاتقاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «ئى ئەبۇھۇرەيرە! سېنىڭ تۈنۈگۈن تۇتىۋالغان ئەسىرىڭ نېمە قىلدى؟» دېدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئۇ ئۆزىنىڭ ھاجىتىنىڭ بارلىقىدىن ۋە ئائىلىسىدىن زارلاندى، شۇڭا مەن ئۇنىڭغا رەھىم قىلىپ قويۇۋەتتىم ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ ساڭ يالغان ئېيتىپتۇ، ئۇ يەنە كېلىدۇ» دېدى. شۇنىڭ بىلەن مەن ئۇنى ئۈچىنچى كۈنى كۆزەتتىم. ئۇ يەنە كېلىپ، يېمەكلىكنى چاڭگاللاپ ئالغىلى تۇردى. مەن ئۇنى تۇتىۋېلىپ: سېنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا ئېلىپ بارىمەن، بۇ ئۈچىنچى قېتىم بولدى، سەن ھەرگىز كەلمەيدىغانلىقىڭنى ئېيتقان ئىدىڭ ، يەنە كەلدىڭ دېدىم. ئۇ ماڭا: مېنى قويۇۋەتكىن. مەن ساڭا بىر نەچچە پايدىلىق سۆز ئۆگىتىپ قوياي، الله تائالا ساڭا ئۇ پايدىلىق سۆزلەر بىلەن مەنپەئەت قىلىدۇ،

دېدى. مەن: ئۇ قايسى سۆزلەر؟ دېدىم. ئۇ: سەن ئۇخلىماقچى بولغىنىڭدا، ئايەتۇل كۇرسىنى ئوقۇغىن، الله سېنى قوغداشقا بىر پەرىشتە ھەمرا قىلىدۇ. تاڭ ئاتقىچە شەيتان ساڭا يېقىن كېلەلمەيدۇ، دېدى. شۇنىڭ بىلەن مەن ئۇنى قويۇۋەتتىم. تاڭ ئاتقاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «سېنىڭ ئاخشام تۇتۇۋالغان ئەسىرىڭ نېمە قىلدى؟»دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ ماڭا مەنپەئەت قىلىدىغان بىر نەچچە پايدىلىق سۆزنى ئۆگىتىپ قويىدىغانلىقىنى ئېيتتى، شۇڭا مەن ئۇنى قويۇۋەتتىم ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ قايسى سۆزلەر؟» دېدى. مەن: ئۇ ماڭا "ئۇخلىماقچى بولغىنىڭدا ئايەتۇل كۇرسىنى باشتىن ـ ئاخىرىغىچە ئوقۇغىن" دېدى. ئۇ ماڭا يەنە: الله سېنى قوغداشقا بىر پەرىشتىنى ھەمرا قىلىدۇ. تاڭ ئاتقۇچە ساڭا شەيتان يېقىنلىشالمايدۇ دېدى، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ يالغانچى تۇرۇقلۇق، ساڭا راست ئېيتىپتۇ. ئى ئەبۇھۇرەيرە! ئۈچ كۈندىن بېرى سۆزلىشىۋاتقان كىشىنىڭ كىملىكىنى بىلەمسەن؟» دېدى. مەن: ياق ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ شەيتاندۇر» دېدى. [بۇخارىدىن]

1021/13 ـ وعن أَبي الدَّرْداءِ رَضِيِ اللّه عنْه أَنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «منْ حفِظَ عشْر آيَاتٍ مِنْ أَوَّلِ سُورةِ الْكَهْف، عُصمَ منَ الدَّجَّالِ». وفي رواية: «مِنْ آخِرِ سُورةِ الكهْف» رواه مسلم.

**1021/13** ـ ئەبۇدەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كەھف سۈرىسىنىڭ بېشىدىن ئون ئايەت يادا ئالسا دەججالدىن ساقلىنىدۇ».

يەنە بىر رىۋايەتتە: سۈرە كەھفنىڭ ئاخىرىدىن يادا ئالسا دېيىلگەن. [مۇسلىمدىن]

1022/14 ـ وعَنِ ابْنِ عبَّاسٍ رضِي اللَّه عنْهُما قَالَ: بيْنَما جِبْرِيلُ عليهِ السَّلام قاعِدٌ عِندَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم سَمِعَ نَقِيضًا مِنْ فَوْقِهِ، فَرَفَعَ رَأْسَه فَقَالَ: «هذا باب مِنَ السَّمَاءِ فُتِحَ اليَوْمَ ولَمْ يُفْتَح قَطُّ إِلاَّ اليَوْمَ» فَنَزَلَ مِنه مَلَكٌ فقالَ: «هذا مَلَكٌ نَزَلَ إِلى الأَرْضِ لم يَنْزِلْ قَطُّ إِلاَّ اليَوْمَ فَسَلَّمَ وقال: أَبْشِرْ بِنورَيْنِ أُوتِيتَهُمَا، لَمْ يُؤْتَهُمَا نَبِيٌّ قَبْلَكَ: فَاتِحةِ الكتاب، وخَواتِيم سُورَةِ البَقَرة، لَن تَقرأَ بِحَرْفٍ منها إِلاَّ أُعْطِيتَه» رواه مسلم.

**1022/14** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا ئولتۇرغاندا، ئۈستى تەرەپتىن بىر ئاۋازنى ئاڭلىدى، ئۇ بېشىنى كۆتۈرۈپ: بۇ ئاسماننىڭ ئىشىكلىرىدىن بىر ئىشىك بولۇپ بۈگۈن ئېچىلدى، بۇنىڭدىن بۇرۇن پەقەت ئېچىلىپ باقمىغان، دېدى. شۇ ئىشىكتىن بىر پەرىشتە چۈشتى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام: بۇ پەرىشتە بۇنىڭدىن بۇرۇن زېمىنغا چۈشۈپ باقمىغان، پەقەت بۈگۈنلا چۈشتى، دېدى. ئۇ پەرىشتە كېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سالام قىلىپ: سۈرە فاتىھە ۋە بەقەرە سۈرىسىنىڭ ئاخىرقى ئايەتلىرىدىن ئىبارەت سەندىن ئىلگىرى ھېچقانداق پەيغەمبەرگە بېرىلىپ باقمىغان ئىككى نۇر بىلەن خۇش بېشارەت ئالغىن، سەن بۇ ئايەتلەردىن بىرەر ھەرپىنى ئوقۇيدىغانلا بولساڭ چوقۇم [سورىغان نەرسەڭ] بېرىلىدۇ، دېدى. [مۇسلىمدىن]

184 ـ باب

## قۇرئان ئوقۇش ئۈچۈن توپلىنىشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

1023/1 ـ وعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رَضيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ومَا اجْتَمَعَ قَوْمٌ في بَيْتٍ من بُيوتِ اللَّهِ يَتْلُونَ كتاب اللَّهِ، ويتَدَارسُونَه بيْنَهُم، إِلاَّ نَزَلَتْ علَيهِم السَّكِينَة، وغَشِيَتْهُمْ الرَّحْمَة، وَحَفَّتْهُم الملائِكَةُ، وذَكَرهُمْ اللَّه فيمنْ عِنده» رواه مسلم.

**1023/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر قەۋم الله نىڭ ئۆيلىرىدىن بىر ئۆيگە يىغىلىپ قۇرئان ئوقۇسا ۋە ئۇنى ئۆز ـ ئارا ئۆگەنسە، ئۇلارغا خاتىرجەملىك چۈشىدۇ. ئۇلارنى الله نىڭ رەھمىتى ئورايدۇ. پەرىشتىلەر ئۇلارنىڭ ئەتراپىغا ئولىشىدۇ. الله ئۇلار توغرۇلۇق يېنىدىكى پەرىشتىلەرگە سۆزلەپ بېرىدۇ». [مۇسلىمدىن]

### 185 ـ باب

## تاھارەتنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا إِذَا قُمْتُمْ إِلَى الصَّلاةِ فَاغْسِلُوا وُجُوهَكُمْ﴾ إلى قوله تعالى: ﴿مَا يُرِيدُ اللَّهُ لِيَجْعَلَ عَلَيْكُمْ مِنْ حَرَجٍ وَلَكِنْ يُرِيدُ لِيُطَهِّرَكُمْ وَلِيُتِمَّ نِعْمَتَهُ عَلَيْكُمْ لَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر ناماز (ئوقۇماقچى) بولۇپ تۇرغىنىڭلاردا، يۈزىڭلارنى يۇيۇڭلار، قولۇڭلارنى جەينىكىڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، بېشىڭلارغا مەسھ قىلىڭلار، پۇتۇڭلارنى ئوشۇقىڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، ئەگەر جۇنۇب بولساڭلار پاكلىنىڭلار (يەنى غۇسلى قىلىڭلار)، ئەگەر كېسەل بولساڭلار (سۇ زىيان قىلىدىغان بولسا)، ياكى سەپەر ئۈستىدە بولۇپ (سۇ تاپالمىساڭلار) ياكى سىلەرنىڭ بىرسىڭلار ھاجەتخانىدىن كەلگەن بولساڭلار، ياكى ئاياللىرىڭلار بىلەن يېقىنچىلىق قىلغاندىن كېيىن (غۇسلى تاھارەت ئۈچۈن) سۇ تاپالمىساڭلار، پاك تۇپراقتا تەيەممۇم قىلىڭلار، ئۇنىڭ بىلەن يۈزۈڭلارغا، قولۇڭلارغا، مەسھ قىلىڭلار، الله سىلەرگە مۇشەققەتنى خالىمايدۇ، لېكىن الله شۈكۈر قىلىشىڭلار ئۈچۈن سىلەرنى پاك قىلىشنى، نېمىتىنى سىلەرگە تاماملاشنى خالايدۇ﴾[1].

1024/1 ـ وعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضيَ اللَّه عَنْه قال: سمِعْت رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُول: «إِنَّ أُمَّتي يُدْعَوْنَ يَوْمَ القِيامَةِ غُرّاً محَجَّلِينَ مِنْ آثَارِ الوضوءِ فَمنِ اسْتَطَاعَ مِنْكُمْ أَنْ يُطِيل غُرَّتَه، فَليفعلْ» متفقٌ عليه.

**1024/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «مېنىڭ ئۈممىتىم قىيامەت كۈنى تاھارەتنىڭ تەسىرىدىن پۇت قوللىرى ئاق قاشقىلىق[2] ھالدا چاقىرىلىدۇ. كىمكى ئاقلىقىنى ئۇزارتىشقا قادىر بولالىسا شۇنداق قىلسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

---

[1] سۈرە مائىدە 6 ـ ئايەت.

[2] ـ تاھارەت ئالغاندا يۇيۇلغان ئورۇننىڭ ھەممىسىدىن نۇر چاقناپ تۇرىدۇ.

1025/2 ـ وعنه قَالَ: سَمِعْت خَلِيلِي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُول: «تَبْلُغُ الحِلية مِنَ المؤمِن حَيْث يبْلُغُ الوضوءُ» رواه مسلم.

**1025/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «مۆمىنىنىڭ زىننىتى تاھارەت سۈيى يەتكەن جايغىچە يېتىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1026/3 ـ وعن عثمانَ بن عفانَ رضي اللّه عنه قال: قال رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلّم: «منْ تَوَضَّأَ فَأَحْسَنَ الوضوءَ، خَرَجَت خَطَايَاهُ مِنْ جسَدِهِ حتَّى تَخْرُجَ مِنْ تحتِ أظفارِهِ» رواه مسلم.

**1026/3** ـ ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى تاھارەتنى كامىل ئالسا، ئۇنىڭ خاتالىقلىرى بەدىنىدىن چىقىپ كېتىپلا قالماي، ھەتتا تىرناقلىرىنىڭ ئاستىدىنمۇ چىقىپ كېتىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1027/4 ـ وعنهُ قال: رَأَيْتُ رسُولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم تَوَضَّأُ مثلَ وُضوئي هذا ثُمَّ قال: «مَنْ تَوَضَّأَ هكذا غُفِرَ لَهُ مَا تَقَدَّمَ مِنْ ذَنبِهِ، وَكَانَتْ صَلاتُهُ وَمَشْيُهُ إلى المَسْجِدِ نَافِلَةً» رواه مسلم.

**1027/4** ـ ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەن ئالغان تاھارەتتەك تاھارەت ئېلىپ ئاندىن: «كىمكى مۇشۇنداق تاھارەت ئالسا ئىلگىرىكى گۇناھى مەغپىرەت قىلىنىپ، ئۇنىڭ ئوقۇغان نامىزى ۋە مەسچىتكە ماڭغان قەدىمى ھەسسىلەپ ساۋاب ئېلىشقا سەۋەب بولىدۇ» دېگەنلىكىنى كۆرگەن. [مۇسلىمدىن]

1028/5 ـ وعن أبي هريرةَ رضي اللّه عنه أنَّ رسولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذا تَوَضَّأَ العبدُ المُسلِم أوِ المؤْمِنُ فَغَسل وجهَهُ خَرجَ مِنْ وَجهِهِ كلُّ خطِيئَة نَظَر إلَيْهَا بعيْنيْهِ مع الماءِ أَوْ معَ آخرِ قَطْرِ الماءِ، فَإذا غَسل يديهِ، خَرج مِنْ يديهِ كُلُّ خَطيئَةٍ كانَ بطَشَتْهَا يداهُ مَعَ المَاءِ أَوْ مع آخِرِ قَطْرِ الماءِ، فَإذا غَسلَ رِجلَيْهِ، خَرَجَتْ كُلُّ خَطِيئَةٍ مَشَتها رِجلاه مع الماءِ أَوْ مَع آخرِ قطرِ الماءِ، حتى يخرُجَ نَقِيًّا مِن الذُّنُوبِ» رواه مسلم.

**1028/5** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر مۆمىن مۇسۇلمان تاھارەت ئالسا، يۈزىنى يۇيغاندا كۆزى بىلەن قارىغان گۇناھى سۇ بىلەن ياكى سۇنىڭ ئاخىرقى تامچىسى بىلەن يۈزىدىن چىقىپ كېتىدۇ. قولىنى يۇيغاندا قول بىلەن تۇتۇپ قىلغان خاتالىقى سۇ بىلەن ياكى سۇنىڭ ئاخىرقى تامچىسى بىلەن بىللە يۇيۇلۇپ كېتىدۇ. پۇتىنى يۇيغاندا پۇتى بىلەن مېڭىپ قىلغان خاتالىقى سۇ بىلەن ياكى سۇنىڭ ئاخىرقى تامچىسى بىلەن بىللە يۇيۇلۇپ كېتىدۇ. شۇنداق قىلىپ تاھارەتنىڭ كامىل ئېلىنىشى بىلەن گۇناھلىرى پاك ـ پاكىز يۇيۇلۇپ كېتىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1029/6 ـ وعنْهُ أنَّ رسُول اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَتَى المقبرةَ فَقَال: «السَّلامُ عَلَيْكُمْ دَارَ قَومٍ مُؤْمِنِين وإِنَّا إِنْ شَاءَ اللّه بِكُمْ لاحِقُونَ، وددْتُ أَنَّا قَدْ رأَيْنَا إِخْوانَنَا» : قَالُوا: أَولَسْنَا إِخْوانَكَ يا رسُول اللّهِ؟ قال: «أَنْتُمْ أَصْحَابِي، وَإِخْوَانُنَا الّذينَ لَم يَأْتُوا بعد» قالوا: كيف تَعْرِفُ مَنْ لَمْ يَأْتُوا بَعْدُ من أُمَّتِكَ يا رسول الله؟ فقال:

«أَرَأَيْتَ لَوْ أَنَّ رَجُلا لَهُ خَيْلٌ غُرٌّ مُحجَّلَةٌ بيْنَ ظهْرِيْ خَيْلٍ دُهْمٍ بِهْمٍ، ألا يعْرِفُ خَيْلَهُ؟» قَالُوا: بلَى يا رسولُ اللَّهِ، قَالَ: «فَإِنَّهُمْ يأْتُونَ غُرًّا مَحجَّلِينَ مِنَ الوُضُوءِ، وأَنَا فرَطُهُمْ على الحوْضِ» رواه مسلم.

**1029/6** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قەبرىستانلىققا كېلىپ: «ئەسسسالام ئەلەيكۇم، ئى مۆمىنلەر دىيارى! بىزمۇ اللہ خالىسا سىلەرگە قوشۇلىمىز. مەن قېرىنداشلىرىمىزنى كۆرۈشنى ئارزۇ قىلىمەن» دېدى. ساھابىلار: بىز سىنىڭ قېرىنداشلىرىڭ ئەمەسمۇ؟ ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى! دېۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر مېنىڭ ساھابىلىرىم، بىزنىڭ قېرىنداشلىرىمىز، شۇنداق كىشىلەركى ئۇلار تېخى دۇنياغا كەلمىدى» دېدى. ساھابىلار: ئۈممىتىڭدىن تېخى دۇنياغا كەلمىگەن كىشىلەرنى سەن قانداق تونۇيسەن ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى! اللہ نىڭ پەيغەمبىرى؟ دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئېيتىپ بېقىڭلار، ئەگەر بىر ئادەمنىڭ قارا رەڭلىك ئاتلار توپىدا، بىر ئاق قاشقىلىق ئېتى بولسا، ئۇ كىشى شۇ ئېتىنى ئاسان تونيالامدۇ؟» دېدى. ساھابىلار: شۇنداق، تونيالايدۇ ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى! دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «جەزمەنكى ئاشۇ كىشىلەر قىيامەت كۈنى تاھارەتنىڭ پەزىلىتىدىن ئاق قاشقىلىق ھالەتتە كېلىدۇ. مەن ئۇلارنى ھەۋزە كەۋسەردە كۈتۈپ تۇرىمەن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

**1030/7** ـ وعنْهُ أَنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «ألا أَدُلُّكُمْ على ما يَمْحُو اللَّهُ بِهِ الخَطَايا، ويرْفَعُ بِهِ الدَّرجاتِ؟» قَالُوا: بلى يا رَسُول اللَّهِ، قَالَ: «إِسْباغُ الوُضُوءِ على المكَارِهِ وكَثْرَةُ الخُطَا إلى المساجِدِ، وانْتِظَارُ الصَّلاةِ بعْدَ الصَّلاةِ، فَذلِكُمُ الرِّبَاطُ، فذلِكُمُ الرِّباطُ» رواه مسلم.

**1030/7** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىلەرنى اللہ خاتالىقلىرىڭلارنى ئۆچۈرۈپ، دەرىجەڭلارنى كۆتۈرۈدىغان بىر ئىشقا باشلاپ قويمايمۇ؟» دېگەندە، كىشىلەر: شۇنداق قىلسىلا ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى ـ دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۈشكۈل ئەھۋالدىمۇ تاھارەتنى كامىل ئېلىش ۋە مەسچىتكە كۆپ بېرىش ۋە بىر نامازدىن كېيىن يەنە بىر نامازنى كۈتۈش، مانا بۇ ئەمەللەر اللہ يولىدا جىھاد قىلغانغا ئوخشاشتۇر» دېدى. [مۇسلىمدىن]

**1031/8** ـ وعَنْ أَبي مَالِكٍ الأَشْعرِيِّ رضِيَ اللَّه عنْهُ قَال: قالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الطُّهُورُ شَطْرُ الإِيمانِ» رواه مسلم.

وقد سبقَ بِطولِهِ في باب الصبرِ. وفي الباب حديثُ عمرو بْنِ عَبْسَةَ رضِيَ اللَّه عنْهُ السَّابِقُ في آخِرِ باب الرَّجاءِ، وَهُو حدِيثٌ عظيمٌ، مُشْتَمِلٌ على جُملٍ من الخيرات.

**1031/8** ـ ئەبۇمالىك ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «پاكلىق ئىماننىڭ يېرىمىدۇر». [مۇسلىمدىن]

**1032/9** ـ وعنْ عُمَر بْنِ الخَطَّابِ رضي اللَّه عَنْهُ عنِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «ما مِنْكُمْ مِنْ أَحدٍ يتوضَّأُ فَيُبْلِغُ أَو فَيُسْبِغُ الوُضُوءَ ثُمَّ يقولَ: أَشْهَدُ أَنْ لا إِله إِلاَّ اللَّه وحْدَه لا شَرِيكَ لَهُ، وأَشْهدُ أَنَّ مُحمَّدًا عبْدُهُ

وَرسُولُه، إِلاَّ فُتِحَت لَهُ أَبْوابُ الجنَّةِ الثَّمَانِيَةُ يَدْخُلُ مِنْ أَيِّها شاءَ» رواه مسلم. وزاد الترمذي: «اللَّهُمَّ اجْعلْني من التَّوَّابِينَ واجْعلْني مِنَ الْمُتَطَهِّرِينَ».

**1032/9** ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى تاھارەتنى كامىل ئېلىپ ”ئاندىن شېرىكى يوق بىر اللّٰە دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام اللّٰە نىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى“ دەپ گۇۋاھلىق بەرسە، (يەنى كەلىمە شاھادەتنى ئوقۇسا) ئۇنىڭ ئۇچۇن سەككىز جەننەتنىڭ ئىشىكلىرى ئېچىلىدۇ، ئۇ كىشى خالىغان ئىشىكتىن كىرىدۇ». [مۇسلىمدىن]. تىرمىزىنىڭ رىۋايىتىدە تۆۋەندىكى دۇئانى ئارتۇق رىۋايەت قىلدى: ”ئى اللّٰە! مېنى تەۋبە قىلغۇچىلارنىڭ ۋە پاكلانغۇچىلارنىڭ قاتارىدىن قىلغىن“.

## 186 ـ باب

## ئەزاننىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1033/1 ـ عَنْ أَبي هُريْرةَ رَضِيَ اللَّه عنْهُ أَنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «لَوْ يعْلَمُ النَّاسُ ما في النِّداءِ والصَّفِّ الأَولِ. ثُمَّ لَمْ يَجِدُوا إِلاَّ أَنْ يستَهِموا علَيهِ لاسْتهموا علَيْهِ، ولوْ يعْلَمُونَ ما في التَّهْجِير لاسْتبَقُوا إِلَيْهِ، ولَوْ يعْلَمُون ما في العَتَمَةِ والصُّبْحِ لأَتوهمُا ولَوْ حبواً» متفقٌ عليه.

**1033/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر كىشىلەر ئەزان ئېيتىشنىڭ ۋە ئاۋۋالقى سەپتە تۇرۇپ ناماز ئوقۇشنىڭ پەزىلىتىنى بىلسە، ئاندىن ئۇ پەزىلەتكە (ئېنتىلگۈچىلەرنىڭ كۆپلىكىدىن) چەك تاشلاپ ئېرىشىشتىن باشقا يول بولمىسا، ئۇ پەزىلەت ئۈچۈن ئۇلار ئەلۋەتتە چەك تاشلىشاتتى. ئەگەر ئۇلار نامازغا بالدۇر كېلىشتىكى ساۋابنى بىلگەن بولسا، نامازغا ئەلۋەتتە بالدۇر كېلەتتى، ئەگەر ئۇلار خۇپتەن بىلەن بامداتنىڭ ساۋابىنى بىلگەن بولسا، ئۆمىلەپ بولسىمۇ ئۇ ئىككى نامازغا مەسچىتكە كەلگەن بولاتتى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1034/2 ـ وعنْ مُعاوِيةَ رضي اللَّه عنْهُ قَال: سمِعْتُ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «الْمُؤَذِّنُونَ أَطْوَلُ النَّاسِ أَعْنَاقاً يوْمَ القِيامةِ» رواه مسلم.

**1034/2** ـ مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قىيامەت كۈنى مۇئەززىنلەرنىڭ بويۇنلىرى ئەڭ ئۇزۇن بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1035/3 ـ وعنْ عَبْدِ اللَّه بْنِ عبدِ الرَّحْمنِ بنِ أَبي صَعْصعَةَ أَن أَبَا سعِيدٍ الخُدْريَّ رضِيَ اللَّه عنْهُ قَالَ لَهُ: «إِني أَراكَ تُحِبُّ الْغَنَم والْبادية فإِذا كُنْتَ في غَنَمِكَ أَوْ باديَتِكَ فَأَذَّنْتَ للصلاةِ، فَارْفَعْ صَوْتَكَ بالنِّدَاءِ، فَإِنَّهُ لا يْسمعُ مَدَى صوْتِ الْمُؤَذِّن جِنٌّ، ولا إِنْسٌ، وَلا شَيْءٌ، إِلاَّ شَهد لَهُ يومَ الْقِيامَةِ» قال أَبو سعيدٍ: سَمِعْتُهُ مِنْ رَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. رواه البخاري.

**1035/3** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابدۇراھماندىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنىڭغا: مەن بىلىمەن، سەن سەھرادا قوي بېقىشنى ياخشى كۆرىسەن. ئەگەر سەن ماللىرىڭنىڭ قېشىدا ياكى سەھرادا بولۇپ نامازغا ئەزان ئېيتماقچى بولساڭ، ئەزاننى يۇقىرى ئاۋازدا توۋلىغىن. چۈنكى، ئەزان ئاۋازىنى ئاڭلىغانلا ئىنسان، جىن ياكى باشقا نەرسە بولسۇن، ئۇ ئادەم ئۈچۈن قىيامەت كۈنى گۇۋاھلىق بېرىدۇ. ئەبۇسەئىد مەن بۇ سۆزنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئاڭلىغان، دېدى. [بۇخارىدىن]

**1036/4** ـ وعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عنْهُ قَال: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا نُودِيَ بالصَّلاةِ، أَدْبرَ الشيْطَانُ و لهُ ضُرَاطٌ حتَّى لا يسْمَع التَّأْذِينَ، فَإِذا قُضيَ النِّداءُ أَقْبَل، حتَّى إِذا ثُوِّبَ للصَّلاةِ أَدْبَر، حَتَّى إِذا قُضِيَ التَّثْوِيبُ أَقْبلَ، حَتَّى يخْطِر بَيْنَ المرْءِ ونَفْسِهِ يقُولُ: اذْكُرْ كَذا، واذكُرْ كذا لمَا لَمْ يكن يذْكُرُ منْ قَبْلُ حَتَّى يظَلَّ الرَّجُلُ مَا يدرَي كَمْ صلَّى» متفقٌ عليه.

**1036/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قاچانكى نامازغا ئەزان ئېيتىلسا، شەيتان كەينىنى قىلىپ ئوسۇرغان ھالەتتە ئەزان ئاڭلانمايدىغان يەرگە قاچىدۇ. قاچانكى ئەزان ئېيتىلىپ بولسا، قايتىپ كېلىدۇ. ئەگەر نامازغا تەكبىر ئېيتىلسا يەنە قاچىدۇ، تەكبىر ئېيتىلىپ بولسا يەنە كېلىدۇ. ھەتتاكى ئىنساننىڭ دىلىغا ۋەسۋەسە سېلىپ' ئۇنى ئەسلە، بۇنى ئەسلە' دەپ بۇنىڭدىن ئاۋۋال كۆڭلىگە كەچمىگەن نەرسىلەرنى ئەسلىتىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئۇ كىشى ئېرىپ قانچە رەكئەت ناماز ئوقۇغىنىنى بىلمەي قالىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1037/5** ـ وَعَنْ عبْدِ اللَّهِ بْنِ عَمرِو بْنِ العاصِ رضِيَ اللَّه عنْهُما أنه سَمِع رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «إِذا سمِعْتُمُ النِّداءَ فَقُولُوا مِثْلَ ما يَقُولُ، ثُمَّ صَلُّوا عليَّ، فَإِنَّهُ مَنْ صَلَّى علَيَّ صَلاةً صَلَّى اللَّه عَلَيْهِ بِهَا عشْراً، ثُمَّ سلُوا اللَّه لِي الْوسِيلَةَ، فَإِنَّهَا مَنزِلَةٌ في الجَنَّةِ لا تَنْبَغِي إِلاَّ لعَبْدٍ منْ عِباد اللَّه وَأَرْجُو أَنْ أَكُونَ أَنَا هُو، فَمنْ سَأَل لِيَ الْوسِيلَة حلَّتْ لَهُ الشَّفاعَةُ» رواه مسلم.

**1037/5** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ئەگەر ئەزان ئاۋازىنى ئاڭلىساڭلار، مۇئەززىنغا ئەگىشىپ ئۇنىڭ دېگىنىنى دەڭلار، ئاندىن ماڭا دۇرۇت ئېيتىڭلار. كىمكى ماڭا بىر دۇرۇت ئېيتسا، شۇ بىر دۇرۇت سەۋەبى بىلەن الله ئۇنىڭغا ئون رەھمەت ئاتا قىلىدۇ. ئاندىن الله دىن مەن ئۈچۈن ۋەسىلە سوراڭلار. چۈنكى ۋەسىلە، جەننەتتىكى بىر ئورۇن بولۇپ، الله نىڭ بەندىلىرىدىن بىرلا بەندىگە بېرىلىدۇ. شۇ بەندىنىڭ مەن بولۇپ قېلىشىمنى ئارزۇ قىلىمەن. كىمكى ماڭا الله دىن شۇ ئورۇننى سورىسا ئۇنىڭغا مەن چوقۇم شاپائەت قىلىمەن». [مۇسلىمدىن]

**1038/6** ـ وعن أَبي سعيدٍ الخُدْرِيِّ رضيَ اللَّه عنْهُ أَنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِذا سمِعْتُمُ النِّداءَ، فَقُولُوا كَما يقُولُ المُؤَذِّنُ». متفق عليه.

**1038/6** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قاچانكى ئەزان ئاۋازىنى ئاڭلىساڭلار، مۇئەززىنغا ئەگىشىپ ئۇنىڭ دېگىنىنى دەڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1039/7 ـ وعَنْ جابِرٍ رضيَ اللَّه عنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «من قَال حِين يسْمعُ النِّداءَ: اللَّهُمَّ رَبَّ هذِهِ الدَّعوةِ التَّامَّةِ، والصَّلاةِ الْقَائِمةِ، آت مُحَمَّداً الْوسِيلَةَ، والْفَضِيلَة، وابْعثْهُ مقَامًا محْمُوداً الَّذي وعَدْتَه، حلَّتْ لَهُ شَفَاعتي يوْمَ الْقِيامةِ» رواه البخاري.

**1039/7** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئەزاننى ئاڭلىغاندا» "مۇشۇ مۇكەممەل چاقىرىقنىڭ ۋە ئوقۇلغۇچى نامازنىڭ رەببى ئى الله ! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋەسىلە ۋە پەزىلەتنى بەرگىن، ئۇنى سەن ۋەدە قىلغان، ماختىلىدىغان مەرتىۋىگە يەتكۈزگىن" دېسە، ئۇنىڭغا مەن چوقۇم قىيامەت كۈنى شاپائەت قىلىمەن». [بۇخارىدىن]

1040/8 ـ وعنْ سَعْدِ بْن أَبي وقَّاصٍ رضِيَ اللَّه عنْهُ عَن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنَّهُ قَالَ: «مَنْ قَال حِينَ يسْمعُ الْمُؤَذِّنَ: أَشْهَدَ أَنْ لا إِله إِلاَّ اللَّه وحْدهُ لا شَرِيك لهُ، وَأَنَّ مُحمَّداً عبْدُهُ وَرسُولُهُ، رضِيتُ بِاللَّهِ ربًّا، وبُمحَمَّدٍ رَسُولاً، وبالإِسْلامِ دِينًا، غُفِر لَهُ ذَنْبُهُ» رواه مسلم.

**1040/8** ـ سەئد ئىبنى ئەبۇۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئەزاننى ئاڭلىغان چاغدا « ھېچ شېرىكى يوق، يەككە ـ يېگانە بىر الله دىن باشقا ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام الله نىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى دەپ گۇۋاھلىق بېرىمەن، الله نىڭ رەببىم، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبىرىم، ئىسلامنىڭ دىنىم بولۇشىغا چىن دىلىمدىن رازى بولدۇم» دېسە، ئۇنىڭ گۇناھى مەغپىرەت قىلىنىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1041/9 ـ وعنْ أَنسٍ رضيَ اللَّه عنْهُ قَالَ: قَال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الدُّعَاءُ لا يُردُّ بين الأَذانِ والإِقامةِ» رواه أَبو داود والترمذي وقال: حديث حسن.

**1041/9** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەزان بىلەن تەكبىر ئارىلىقىدا قىلىنغان دۇئا رەت قىلىنمايدۇ». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 187 ـ باب

## نامازلارنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّ الصَّلاَةَ تَنْهَى عَنِ الْفَحْشَاءِ وَالْمُنْكَرِ﴾ ﴿ناماز ھەقىقەتەن قەبىھ ئىشلاردىن ۋە گۇناھلاردىن توسىدۇ﴾[1].

[1] سۈرە ئەنكەبۇت 45 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

1042/1 ـ وَعنْ أَبي هُرَيْرةِ رضي اللّه عنْهُ قَال: سمِعْتُ رسُول اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «أَرأَيْتُمْ لَوْ أَنَّ نَهْراً بِباب أَحَدِكم يغْتَسِلُ مِنْه كُلَّ يَوْمٍ خَمْس مرَّاتٍ، هلْ يبْقى مِنْ دَرَنِهِ شَيءٌ؟» قالُوا: لا يبْقَى مِنْ درنِهِ شَيْء، قَال: «فذلكَ مَثَلُ الصَّلَواتِ الخَمْسِ، يمْحُو اللَّه بهِنَّ الخطَايا» متفقٌ عليه.

**1042/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ئېيتىپ بېقىڭلار بىرىڭلارنىڭ ئىشىكى ئالدىدا بىر ئۆستەڭ بولسا، ئۇ كىشى ھەر كۈنى شۇ ئۆستەڭدە بەش قېتىم يۇيۇنسا ئۇنىڭدا كىردىن ئەسەر قالامدۇ؟ ئۇلار: كىردىن ھېچقانداق ئەسەر قالمايدۇ ـ دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بەش ۋاخ ناماز شۇنىڭغا ئوخشاش، الله ئۇنىڭ بىلەن خاتالىقلارنى ئۆچۈرىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1043/2 ـ وعنْ جَابِرٍ رَضيَ اللَّه عنهُ قال: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مثَلُ الصَّلواتِ الخَمْسِ كمثَلِ نهْرٍ جارٍ غمْرٍ عَلى باب أَحَدِكُم يغْتَسِلُ مِنْهُ كُلَّ يَوْمٍ خمْسَ مرَّاتٍ» رواه مسلم.

**1043/2** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بەش ۋاخ نامازنىڭ مىسالى سىلەرنىڭ بىرىڭلارنىڭ ئىشىكىنىڭ ئالدىدىكى ئۇلۇق ئېقىپ تۇرغان ئۆستەڭدە كۈندە بەش قېتىم يۇيۇنۇپ تۇرغىنىغا ئوخشايدۇ». [مۇسلىمدىن]

1044/3 ـ وعَنِ ابْنِ مَسْعُودٍ رضي اللّه عنْهُ أَنَّ رجُلاً أَصاب مِنِ امْرأَةٍ قُبْلَةً، فأَتَى النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَأَخبرهُ فأَنزَلَ اللَّه تعالى: ﴿وأَقِمِ الصَّلاَةَ طَرفَيِ النَّهَارِ وَزُلَفا مِنَ اللَّيْلِ، إِنَّ الْحَسنَاتِ يُذْهِبْنَ السَّيِّئَاتِ﴾ فقال الرَّجُلُ: أَلِيَ هذا؟ قال: «لجمِيعِ أُمَّتِي كُلِّهِمْ» متفقٌ عليه.

**1044/3** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، بىر ئادەم بىر ئايالنى سۆيۈۋالدى، ئاندىن قويۇپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىپ، بۇ ئەھۋالنى خەۋەر قىلدى. شۇنىڭ بىلەن الله بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى ﴿كۈندۈزنىڭ ئىككى تەرىپىدە ۋە كېچىنىڭ بىر قىسمىدا ناماز ئوقۇغىن، جەزمەن ياخشىلىق، يامانلىقنى كەتكۈزىدۇ﴾. ئۇ كىشى: بۇ ئايەت ماڭىلا خاسمۇ ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بارلىق ئۈممىتىم ئۈچۈن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1045/4 ـ وعن أَبي هُريرة رضي اللّه عنهُ أَنَّ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الصَّلواتُ الخَمْسُ، والجُمُعَةُ إِلى الجُمُعَةِ، كفَّارةٌ لما بَيْنَهُنَّ، ما لم تُغش الكبَائِرُ» رواه مسلم.

**1045/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىرەر مۇسۇلمان چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزمىسىلا، ئوقۇغان بەش ۋاخ نامىزى، ناماز بىلەن نامازنىڭ ئارىلىقىدىكى (كىچىك) گۇناھلىرىنى يۇيىدۇ ۋە ئوقۇغان جۈمە نامىزى يەنە بىر جۈمەگىچىلىك بولغان (كىچىك) گۇناھلىرىنى يۇيىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1046/5 ـ وعن عثمانَ بنِ عفان رضي اللّه عنهُ قال: سمِعْتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «ما مِن امْرِيءٍ مُسْلِمٍ تحضُرُهُ صلاةٌ مَكتُوبةٌ فَيُحْسِنُ وُضُوءَهَا، وَخُشوعَهَا، وَرُكُوعَها، إِلاَّ كانت كَفَّارةً لما قَبْلَهَا مِنْ الذنُوبِ ما لم تُؤْتَ كَبِيرةٌ، وَذلكَ الدَّهْرَ كلَّهُ» رواه مسلم.

**1046/5** ـ ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قانداق بىر مۇسۇلمان بەش ۋاخ نامازدا ھازىر بولۇپ تاھارىتىنى، نامازنىڭ تەرتىپلىرىنى ۋە رۇكۇلىرىنى تولۇق قىلسا، چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزمىسىلا، بۇنىڭدىن بۇرۇنقى (كىچىك) گۇناھلىرىغا كاپارەت بولىدۇ. بۇ ھەر قانداق زاماندا شۇنداق بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

## 188 ـ باب

### بامدات ۋە ئەسىر نامىزىنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1047/1 ـ عن أَبي موسى رضي اللّه عنهُ أَنَّ رسول اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ صلَّى البرْدَيْن دَخَلَ الجنَّة» متفقٌ عليه.

**1047/1** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بامدات ۋە ئەسىر نامىزىنى ئوقۇسا جەننەتكە كىرىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1048/2 ـ وعن زهيْرِ بن عِمارَةَ بن رُؤَيْبَةَ رضيَ اللّه عنْهُ قالَ: سمِعْتُ رسول اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «لَنْ يلجَ النَّار أَحدٌ صلَّى قبْلَ طُلُوعِ الشَّمْس وَقَبْل غُرُوبَها» يعْني الفجْرَ، والعصْرَ. رواه مسلم.

**1048/2** ـ ئەبۇزۇھەير ئىبنى ئەممار رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كۈن چىقىشتىن ۋە كۈن ئولتۇرۇشتىن بۇرۇنقى نامازنى (يەنى بامدات بىلەن ئەسىرنى) ئوقۇغان كىشى دوزاخقا كىرمەيدۇ». [مۇسلىمدىن]

1049/3 ـ وعن جُندَبِ بن سُفْيانَ رضي اللّه عنهُ قال: قال رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ صَلَّى الصُّبْحَ فهُوَ في ذِمَّةِ اللّهِ فَانْظُرْ يَا ابنَ آدم لاَ يَطْلُبنَّك اللّه مِنْ ذِمَّتِهِ بِشيءٍ» رواه مسلم.

**1049/3** ـ جۇندەپ ئىبنى سۇفيان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بامدات نامىزىنى ئوقۇسا، ئۇ كىشى الله نىڭ ئامانىتىدە بولىدۇ. ئى ئادەم بالىسى! دىققەت قىلغىن، الله سەندىن ئۆز ئامانىتىدىكى نەرسە توغرىلىق سوراپ قالمىسۇن». [مۇسلىمدىن]

1050/4 ـ وعن أَبي هُريرةَ رضي اللّه عنهُ قالَ: قال رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَتَعَاقَبُونَ فِيكم مَلاَئِكَةٌ بِاللَّيْلِ، وملائِكَةٌ بِالنَّهَارِ، وَيجْتَمِعُونَ في صَلاةِ الصُّبْحِ وصلاةِ العصْرِ، ثُمَّ يعْرُجُ الَّذِينَ باتُوا فِيكم،

فيسْألُهُمُ اللّه وهُو أعْلمُ بهِمْ: كَيفَ تَرَكتمْ عِبادِي؟ فَيقُولُونَ: تَركنَاهُمْ وهُمْ يُصَلُّونَ، وأتيناهُمْ وهُمْ يُصلُّون». متفقٌ عليه.

**1050/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « سىلەرگە كېچە ۋە كۈندۈزنىڭ پەرىشتىلىرى نۆۋەتلىشىپ چۈشىدۇ. ئۇلار بامدات ۋە ئەسىر نامىزىدا تويلىشىدۇ. ئاندىن سىلەرنىڭ يېنىڭلاردا تۇرغان پەرىشتىلەر بولسا ئاسمانغا ئۆرلەيدۇ. الله بەندىلىرىنىڭ ئەھۋالىنى پەرىشتىلەردىنمۇ ئوبدان بىلىدىغان تۇرۇقلۇق پەرىشتىلەردىن: "بەندىلىرىمنى قايسى ھالەتتە قالدۇرۇپ چىقتىڭلار؟" دەپ سورايدۇ. پەرىشتىلەر: ئۇلارنى ناماز ئوقۇۋاتقان ھالدا قويۇپ چىقتۇق، بىز بارساقمۇ ئۇلار ناماز ئوقۇۋاتقان ئىكەن ـ دەيدۇ. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1051/5 ـ وعن جَرِير بنِ عبدِ اللّهِ البجليِّ رضيَ اللّه عنهُ قال: كنا عِندَ النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَنَظَرَ إِلى القَمرِ لَيْلَةَ البَدْرِ، فقال: «إنكم سَتَرَوْنَ ربكمْ كما تَروْنَ هذا القَمر، لا تُضَامُّونَ في رُؤْيَتِهِ، فَإِنِ اسْتَطَعْتُمْ أَنْ لا تُغْلَبُوا عَلى صلاةٍ قَبْل طُلُوعِ الشَّمْسِ، وَقَبْل غُرُوبها فافْعلُوا» متفق عليه. وفي روايةٍ: «فَنَظَرَ إلى القَمر لَيْلَةَ أَرْبَعَ عَشرَةَ».

**1051/5** ـ جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ بەجەلىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نىڭ يېنىدا ئولتۇرغان ئىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تولۇن ئايغا قاراپ مۇنداق دېدى: « ئەگەر سىلەر كۈن چىقىشتىن ۋە كۈن ئولتۇرۇشتىن بۇرۇنقى نامازنى ئۆتكۈزۈۋەتمەي ئوقۇشقا قادىر بولالىساڭلار، سىلەر الله نى خۇددى مۇشۇ ئاينى بىمالال كۆرگەندەك كۆرىسىلەر ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1052/6 ـ وعن بُرَيْدَةَ رضيَ اللّه عنهُ قال: قالَ رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ تَرَكَ صَلاَةَ العصْر فَقَدْ حَبِطَ عَمَلُهُ» رواه البخاري.

**1052/6** ـ بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « كىمكى ئەسىر نامىزىنى ئوقۇمىسا قىلغان ئەمەلىنىڭ ساۋابى ئۆچۈرۈلۈپ كېتىدۇ ». [بۇخارىدىن]

## 189 ـ باب

## مەسچىتكە پىيادە بېرىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1053/1 ـ عن أَبي هريرةَ رضيَ اللّه عنهُ أَنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ غَدا إِلى المسْجِدِ أَوْ رَاحَ، أَعَدَّ اللّه لهُ في الجَنَّةِ نُزُلاً كُلَّمَا غَدَا أَوْ رَاحَ» متفق عليه.

**1053/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « كىمكى ئەتىگىنى ياكى كەچلىرى مەسچىتكە كەلسە، الله تائالا ئۇ كىشىگە جەننەتتە ئەتىگەن ـ كېچە ئۇچۈن رىزقلارنى تەييارلاپ بېرىدۇ ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1054/2 ـ وعنهُ أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «مَنْ تَطَهَّرَ في بَيْتِهِ، ثُمَّ مَضى إِلى بيْتٍ مِنْ بُيُوتِ اللَّهِ، لِيَقْضِيَ فَرِيضَةً مِنْ فَرائِضِ اللَّهِ، كانَتْ خُطُواتُهُ، إِحْدَاها تَحُطُّ خَطِيئَةً، والأُخْرى تَرْفَعُ دَرَجَةً» رواه مسلم.

**1054/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئۆيىدە تاھارەت ئېلىپ مەسچىتكە پەرز نامازلارنى ئوقۇغىلى بارسا، ئۇنىڭ باسقان قەدەملىرىنىڭ بىرى خاتالىقنى ئۆچۈرسە، يەنە بىرى ئۇنىڭ دەرىجىسىنى يۇقىرى كۆتۈرىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1055/3 ـ وعن أُبَيِّ بن كعْبٍ رضيَ اللَّه عنه قال: كانَ رجُلٌ مِنَ الأَنْصَارِ لا أَعْلم أحدًا أَبْعدَ مِنَ المسْجِد مِنْهُ، وَكَانَتْ لا تُخْطِئُهُ صَلاةٌ، فَقيلَ له: لو اشتَرَيْتَ حِمَارًا تَرْكَبُهُ في الظَّلْمَاءِ وفي الرَّمْضَاءِ قالَ: ما يَسُرُّني أَنَّ مَنْزلي إِلى جنْبِ المَسْجدِ، إِنِّي أُريدُ أَنْ يُكتَب لي مَمْشاي إِلى المسْجِدِ، وَرجُوعِي إِذا رَجَعْتُ إِلى أَهْلي. فقالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «قَدْ جَمَعَ اللَّه لكَ ذَلكَ كُلَّه» رواه مسلم.

**1055/3** ـ ئۇبەي ئىبنى كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر ئەنسارى بار ئىدى. ئۇنىڭ ئۆيى مەسچىتكە ھەممىدىن يىراق ئىدى. ئۇ ئادەم بىرەر ۋاخ نامازنىڭمۇ ۋاقتىنى ئۆتكۈزۈۋەتمەيتتى. ئۇنىڭغا: سەن كېچىلەردە ۋە قاتتىق ئىسسىقلاردا مەسچىتكە بېرىش ئۈچۈن مىنىدىغان ئېشەك سېتىۋالساڭ بولمامدۇ ؟، دېدىم . ئۇ: ئۆيۈمنىڭ مەسچىتكە يېقىن بولۇپ قېلىشىنى ئارزۇ قىلمايمەن. چۈنكى، مېنىڭ مەسچىتكە ماڭغان ۋە ئۆيۈمگە قايتقان چاغلىرىمدىكى قەدەملىرىمگە ئەجىر بېرىلىپ تۇرۇلۇشىنى خالايمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئەھۋالدىن خەۋەردار بولغاندىن كېيىن: «الله ئاشۇ ئەجىر نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ساڭا جەملەپ بەرگەي!» دېدى . [مۇسلىمدىن]

1056/4 ـ وعن جابرٍ رضيَ اللَّه عنهُ قال: خَلَتِ البِقَاعُ حَوْلَ المسْجِد، فَأَرادَ بَنُو سَلِمَةَ أَنْ يَنْتقلُوا قُرْبَ المَسْجِد، فَبَلَغَ ذلكَ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقالَ لهم: «بَلَغَني أَنَّكُمْ تُريدُونَ أَن تَنْتَقِلُوا قُرْبَ المَسْجِدِ؟ قالوا: نعم يَا رَسولَ اللَّهِ قَدْ أَرَدنَا ذَلك، فقالَ: «يا بَنِي سَلمَةَ ديارَكُمْ تُكْتَبْ آثارُكُمْ، ديارَكُم تُكْتَبْ آثارُكُمْ» فقالوا: ما يَسُرُّنَا أَنَّا كُنَّا تَحَولْنَا: رواه مسلم، وروى البخاري معناه من رواية أَنَس.

**1056/4** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەسچىتنىڭ ئەتراپىدا بىر پارچە بوش ئورۇن بار ئىدى. بەنى سەلەمە جەمەتى مەسچىتكە يېقىنراق جايغا كۆچۈپ كەلمەكچى بولدى. بۇ خەۋەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يەتتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: «ماڭا سىلەرنىڭ مەسچىتكە يېقىنراق بىر جايغا كۆچۈپ كەلمەكچى بولغان خەۋىرىڭلار يەتتى، شۇنداقمۇ؟» دېدى. ئۇلار شۇنداق ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىز شۇنداق قىلماقچى بولدۇق، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى بەنى سەلەمە جەمەتىدىكىلەر! جايىڭلاردا تۇرۇۋېرىڭلار، باسقان ھەر بىر قەدىمىڭلارغا ئەجىر يېزىلىپ تۇرىدۇ. جايىڭلاردا تۇرۇۋېرىڭلار، باسقان ھەر بىر قەدىمىڭلارغا ئەجىر يېزىلىپ تۇرىدۇ» دېدى. ئۇلار بۇ گەپنى ئاڭلىغاندىن كېيىن بىز مەسچىتنىڭ يېنىغا كۆچۈپ كەلگەن بولساقمۇ بۇنچىلىك خۇشال بولمايتتۇق دېيىشتى. [مۇسلىمدىن]

1057/5 ـ وعنْ أَبي موسى رضيَ اللَّه عنه قالَ: قال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ أَعْظَم الناس أَجرًا في الصَّلاةِ أَبْعَدُهُمْ إِلَيْها مَمْشًى فَأَبْعَدُهُمْ. والَّذي يَنْتَظرُ الصَّلاةَ حتَّى يُصلِّيها مَعَ الإِمامِ أَعْظَمُ أَجراً مِنَ الذي يُصلِّي ثُمَّ يَنَامُ» متفقٌ عليه.

1057/5 ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەر ئىچىدىكى نامازدا ئەجرى زور بولغان كىشى، نامازغا يىراقتىن مېڭىپ كەلگەن كىشىدۇر. نامازنى ئىمام بىلەن ئوقۇش ئۈچۈن كۈتۈپ ئولتۇرغان كىشىنىڭ ئەجرى نامازنى يالغۇز ئوقۇپ بولۇپلا ئۇخلىغان كىشىدىن كۆپ ئارتۇقتۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1058/6 ـ وعن بُرَيدَةَ رضي اللَّه عنه عن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «بشِّروا المَشَائِينَ في الظُّلَمِ إلى المسَاجِدِ بالنور التَّامِّ يَوْمَ القِيامَةِ» رواه أبو داود والترمذي.

1058/6 ـ بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «زۇلمەت ـ قاراڭغۇدا نامازغا پىيادە بارغان كىشىلەرگە قىيامەت كۈنىدىكى كامىل نۇر بىلەن خۇش ـ بېشارەت بېرىڭلار». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1059/7 ـ وعن أبي هريرةَ رضيَ اللَّهُ عنهُ أنَّ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «ألا أدُلُّكُمْ عَلى مَا يَمْحُو اللَّهُ بِهِ الخَطَايَا، وَيَرْفَعُ بِهِ الدَّرَجَاتِ؟» قَالُوا: بَلى يا رسولَ اللَّهِ. قَالَ: «إِسْباغُ الْوُضُوءِ عَلى المَكَارِهِ، وَكَثْرَةُ الخُطَا إِلى المَسَاجِدِ، وَانْتِظَارُ الصَّلاةِ بعْد الصَّلاةِ، فَذلِكُمُ الرِّباطُ، فَذلكُمُ الرِّباطُ» رواه مسلم.

1059/7 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن سىلەرنى الله خاتالىقلارنى ئۆچۈرۈپ، دەرىجىلەرنى كۆتۈرۈدىغان بىر ئىشقا باشلاپ قويمايمۇ؟» دېگەندە، كىشىلەر: شۇنداق قىلسىلا ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى ـ دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۇشكۈل ئەھۋالدىمۇ تاھارەتنى كامىل ئېلىش ۋە مەسچىتكە كۆپ بېرىش ۋە بىر نامازدىن كېيىن يەنە بىر نامازنى كۈتۈش، مانا بۇ ئەمەللەر الله يولىدا جىھاد قىلغانلىغا ئوخشاشتۇر.» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1060/8 ـ وعن أبي سعيدٍ الخدْرِيِّ رضيَ اللَّهُ عنهُ عنِ النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذا رَأَيْتُمُ الرَّجُلَ يَعْتَادُ المَساجِد فاشْهدُوا لَهُ بالإِيمَانِ» قال اللَّه عزَّ وجلَّ: ﴿إِنَّمَا يَعْمُرُ مَسَاجِدَ اللَّهِ مَنْ آمَن باللَّهِ والْيَومِ الآخِرِ﴾ [التوبة: 18]الآية. رواه الترمذي وقال: حديث حسن.

1060/8 ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر كىشىنىڭ مەسچىتكە كېلىشكە ئادەتلەنگەنلىكىنى كۆرسەڭلار ئۇنىڭ مۆمىن ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىڭلار. چۈنكى الله ئەززەۋەجەللە مۇنداق دېگەن: ﴿شەكسىز الله نىڭ مەسچىتلىرىنى الله غا ۋە قىيامەت كۈنىگە ئىشەنگەن كىشىلەرلا ئاۋاتلاشتۇرىدۇ﴾»[1] [تىرمىزىدىن]

190 ـ باب

[1] سۈرە تەۋبە 18 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

## نامازنى كۈتۈشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1061/1 ـ عنْ أَبي هريرةَ رضيَ اللَّه عنهُ أَنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «لا يَزَالُ أَحَدُكُمْ في صَلاةٍ مَا دَامتِ الصَّلاَةُ تَحْبِسُهُ، لا يَمْنَعُهُ أَنْ يَنْقَلِبَ إِلى أَهْلِهِ إِلاَّ الصَّلاةُ» متفقٌ عليه.

**1061/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار پەقەت نامازنىلا كۈتۈپ ئۆيىگە قايتمىغان بولسا، ئۇ ھەمىشە نامازنىڭ ئىچىدە تۇرغاندەك ئەجرگە ئېرىشىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1062/2 ـ وعنه أَنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «المَلائِكَةُ تُصَلِّي عَلَى أَحَدِكُمْ مَا دَامَ في مُصَلاَّهُ الَّذي صَلَّى فِيهِ مَا لَمْ يُحْدِثْ، تَقُولُ: اللَّهُمَّ اغْفِرْ لَهُ، اللَّهُمَّ ارْحَمْهُ» رواه البخاري.

**1062/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىرەرسىڭلار ناماز ئوقۇغان جايىدىلا بولىدىكەن، تاھارىتى سۇنۇپ قالمىسا، پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا مەغپىرەت تەلەپ قىلىپ: ئى اللە! ئۇنى مەغپىرەت قىلغايسەن، ئۇنىڭغا رەھمەت قىلغايسەن، دەيدۇ». [بۇخارىدىن]

1063/3 ـ وعن أَنس رضيَ اللَّه عنهُ أَنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَخَّرَ لَيْلَةً صلاةَ الْعِشَاءِ إِلى شَطْرِ اللَّيْلِ ثُمَّ أَقْبَلَ عَلَيْنَا بوَجْهِهِ بَعْدَ ما صَلَّى فقال: «صَلىَّ النَّاسُ وَرَقَدُوا ولَمْ تَزَالُوا في صَلاةٍ مُنْذُ انْتَظَرْتُموها» رواه البخاري.

**1063/3** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئاخشىمى خۇپتەننى يېرىم كېچىگىچىلىك كېچىكىپ چىقتى. ئاندىن نامازنى ئوقۇپ بولۇپ بىزگە قاراپ مۇنداق دېدى: «بەزى كىشىلەر نامازنى ئۆزلىرى ئوقۇپ بولۇپلا ئۇخلاپ قالدى. سىلەر نامازنى كۈتۈپ تۇرغاندىن باشلاپ ھازىرغا قەدەر، نامازنىڭ ئىچىدە تۇرغاندەك ئەجرگە ئېرىشتىڭلار». [بۇخارىدىن]

191 ـ باب

## جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1064/1 ـ عن ابنِ عمَر رضي اللَّه عنهما أَنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «صَلاةُ الجَمَاعَةِ أَفضَلُ مِنْ صَلاةِ الفَذِّ بِسَبْعٍ وَعِشْرِينَ درَجَةً» متفقٌ عليه.

**1064/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جامائەت بىلەن ئوقۇلغان ناماز، يالغۇز ئوقۇغان نامازدىن 27 ھەسسە ئارتۇقتۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1065/2 ـ وعن أَبي هريرة رضيَ اللَّه عنهُ قال: قال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «صَلاةُ الرَّجُلِ في جَماعةٍ تُضَعَّفُ عَلى صلاتِهِ في بَيْتِهِ وفي سُوقِهِ خمساً وَعِشْرينَ ضِعفًا، وذلكَ أَنَّهُ إِذا تَوَضَّأَ فَأَحْسَنَ الْوُضُوءَ ثُمَّ

خَرَجَ إِلى المَسْجِدِ، لا يُخْرِجُه إِلاَّ الصَّلاةُ، لَمْ يَخْطُ خَطْوةً إِلاَّ رُفِعَتْ لَه بهَا دَرَجَةٌ، وَحُطَّتْ عَنْه بهَا خَطِيئَةٌ، فَإِذا صَلى لَمْ تَزَلِ المَلائِكَة تُصَلِّي عَلَيْهِ مَا دَامَ في مُصَلاَّه، مَا لَمْ يُحْدِثْ، تَقُولُ: اللَّهُمَّ صَلِّ عَلَيْهِ، اللَّهُمَّ ارحَمْهُ. وَلا يَزَالُ في صَلاةٍ مَا انْتَظَرَ الصَّلاةَ» متفقٌ عليه. وهذا لفظ البخاري.

**1065/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر كىشىنىڭ جامائەت بىلەن ئوقۇغان نامىزى، ئۇنىڭ ئۆيىدىكى ياكى بازاردىكى ئوقۇغان نامىزىدىن يىگىرمە نەچچە ھەسسە ئارتۇق بولىدۇ. سەۋەبى ئەگەر ئۇ تاھارەتنى كامىل ئېلىپ، ئاندىن مەسچىتكە ئۆيدىن پەقەت ناماز ئوقۇش ئۈچۈنلا كەلسە، ئۇ ئادەم مەسچىتكە كەلگۈچە ئۇنىڭ باسقان ھەر بىر قەدىمى بىلەن ئۇنىڭ مەرتىۋىسى دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرۈلۈپ بىلەن بىر خاتالىق ئۆچۈرۈلىدۇ. ئۇ ئادەم ناماز ئوقۇغان جايىدىلا بولىدىكەن، تاھارىتى سۇنۇپلا كەتمىسە، پەرىشتىلەر مەغپىرەت تەلەپ قىلىپ، ئى الله! ئۇنى مەغپىرەت قىلغىن، ئۇنىڭغا رەھمەت قىلغىن، ئۇ مەسچىتكە كىرىپ نامازنى ساقلاپ ئولتۇرسا نامازنىڭ ئىچىدە بولغانەك بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1066/3** ـ وعنهُ قالَ: أَتَى النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رَجُلٌ أَعمى فقال: يا رسولَ اللَّهِ، لَيْس لي قَائِدٌ يقُودُني إِلي المَسْجِدِ، فَسأَلَ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَن يُرَخِّصَ لَهُ فَيُصَليِّ في بيْتِهِ، فَرَخَّص لَهُ، فَلَمَّا وَلَّى دَعَاهُ فقال له: «هلْ تَسْمَعُ النِّدَاءَ بِالصَّلاةِ؟» قال: نَعَمْ، قال: «فَأَجِبْ» رواه مسلم.

**1066/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نىڭ يېنىغا بىر ئەما كىشى كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنى مەسچىتكە يېتىلەپ ئېلىپ كېلىدىغان ئادەم يوق دەپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئۆيدە ناماز ئوقۇشقا رۇخسەت سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كىشىگە رۇخسەت قىلدى. ئۇ كىشى كەينىگە ئۆرۈلۈپ ماڭغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چاقىرىپ ئۇنىڭغا: «ئەزان ئاۋازىنى ئاڭلامسەن؟» دېدى. ئۇ كىشى: ھەئە، دېۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداق بولسا نامازغا كەلگىن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

**1067/4** ـ وعن عبدِ اللَّهِ وَقِيلَ: عَمْرِو بْنِ قيْسٍ المعرُوف بابنِ أُمِّ مَكْتُوم المُؤَذِّنِ رضيَ اللَّه عنهُ أَنَّهُ قَالَ: يا رسولَ اللَّه إِنَّ المَدِينَةَ كَثِيرَةُ الهَوَامِّ وَالسِّبَاعِ. فقال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «تَسْمَعُ حَيَّ عَلى الصَّلاةِ، حَيَّ عَلى الفَلاحِ، فَحَيَّهَلاً».

رواه أبو داود بإِسناد حسن. ومعنى: «حَيَّهَلاً»: تعال.

**1067/4** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇممۇ مەكتۇم (ئۇ ئەما كىشى ئىدى) رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەدىنە دېگەن زىيانداش نەرسىلەر ۋە يىرتقۇچ ھايۋانلار كۆپ جاي دېۋىدى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «نامازغا كېلىڭلار ۋە نىجاتلىققا كېلىڭلار دېگەن ئاۋازنى ئاڭلاپ قالساڭ نامازغا كەلگىن» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

1068/5 ـ وعن أبي هريرةَ رضي اللّه عنهُ أنَّ رسولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «وَالَّذِي نَفْسِي بِيدِهِ لَقَدْ هَمَمْتُ أن آمُرَ بِحَطَبٍ فَيُحْتَطَب، ثُمَّ آمُرَ بالصَّلاةِ فَيُؤذَّنَ لَهَا، ثُمَّ آمُرَ رَجُلاً فَيُؤمَّ النَّاسَ ثُمَّ أُخَالِفَ إِلى رِجَالٍ فأُحَرِّقَ عَلَيْهِمْ بيوتهم» متفقٌ عليه.

**1068/5** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جېنىم ئىلكىدە بولغان زات الله بىلەن قەسەمكى، مەن بىر كىشىنى ئوتۇن يىغىشقا بۇيرىسام، ئوتۇن يىغىلسا، ئاندىن نامازغا ئەزان ئېيتىشقا بۇيرىسام، ئەزان ئېيتىلسا، ئاندىن بىر كىشىنى بۇيرىسام كىشىلەرگە ئىمام بولسا، ئۆزەم كىشىلەرنىڭ كەينىدە قېلىپ نامازغا كەلمىگەنلەرنىڭ ئۆيلىرىنى كۆيدۈرۈۋەتسەم دەيمەن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1069/6 ـ وعن ابنِ مسعودٍ رضي اللّه عنهُ قال: مَنْ سَرَّه أن يَلْقَي اللّه تعالى غدًا مُسْلِمًا فَلْيُحَافِظْ عَلى هَؤُلاءِ الصَّلَوات حَيْثُ يُنادَى بهنَّ، فَإِنَّ اللّهَ شَرَعَ لِنَبِيِّكم صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم سُنَنَ الهُدَى وَإِنَّهُنَّ مِن سُنَنِ الهُدى، وَلَو أَنَّكُمْ صلَّيْتم في بُيوتِكم كما يُصَلِّي هذا المُتَخَلِّف في بَيتِهِ لَتَركتم سُنَّة نَبِيِّكم، ولَو تَركتم سُنَّةَ نَبِيِّكم لَضَلَلْتُم، ولقَد رَأَيْتُنَا وما يَتَخَلَّف عَنها إِلاَّ منافق مَعْلُومُ النِّفَاق، وَلَقَدَ كانَ الرَّجُل يُؤتَى بِهِ، يُهَادَي بيْنَ الرَّجُلَيْنِ حَتَّى يُقَامَ في الصَّفِّ. رواه مسلم. وفي روايةٍ له قال: إِنَّ رسولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَلَّمَنَا سُنَنَ الهُدَى، وَإِنَّ مِن سُنَنِ الهُدَى الصَّلاَة في المسَجدِ الذي يُؤَذَّنُ فيه

**1069/6** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: قانداق بىر كىشىنى قىيامەت كۈنىدە مۇسۇلمان ھالەتتە الله غا ئۇچرىشىش خوش قىلسا، ئەزان ئېيتىلغان چاغدا مۇشۇ بەش ۋاخ نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇشنى ئۆزىگە لازىم تۇتسۇن. چۈنكى، الله سىلەرنىڭ پەيغەمبىرىڭلارغا ھىدايەتنىڭ يوللىرىنى قانۇن قىلىپ بەلگىلەپ بەردى. ئۇ نامازلارمۇ ھىدايەتنىڭ يوللىرىدىندۇر. ئەگەر ماۋۇ جامەئەتكە چىقماي نامازنى ئۆيىدە ئوقۇغانلاردەك، سىلەرمۇ نامازنى ئۆيدە ئوقۇساڭلار، چوقۇم پەيغەمبىرىڭلارنىڭ سۈننىتىنى تەرك ئەتكەن بولىسىلەر. ناۋادا پەيغەمبىرىڭلارنىڭ سۈننىتىنى تەرك ئەتسەڭلار ئازىسىلەر. مەن ھەقىقەتەن بىزنىڭ دەۋرىمىزدە جامائەت نامىزىغا پەقەت مۇناپىقلىقى ئاشكارا بولغان مۇناپىقلارنىڭلا كەلمەيدىغانلىقىنى كۆرەتتىم. ھەتتا بەزى كىشىلەرنى (جامائەتنى مۇھىم بىلگەنلىكتىن) ئىككى كىشى يۆلەپ ئېلىپ كېلىپ، سەپتە تۇرغۇزۇپ قوياتتى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ھىدايەت يوللىرىنى ئۆگەتتى. ئەزان ئوقۇلغان مەسجىتتە ناماز ئوقۇشمۇ ھىدايەت يوللىرىدىن دېگەن ئىدى. [مۇسلىمدىن]

1070/7 ـ وعن أبي الدرداءِ رضي اللّه عنه قال: سمعت رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «ما مِن ثَلاثَةٍ في قَرْيَةٍ ولا بَدْوٍ لا تُقَامُ فِيهمُ الصَّلاةُ إِلاَّ قدِ اسْتَحْوَذَ عَلَيْهِمُ الشَّيْطَانُ. فَعَلَيكُمْ بِالجَمَاعَةِ، فَإِنَّمَا يأْكُلُ الذِّئْبُ مِنَ الغَنمِ القَاصِيَةَ» رواه أبو داود بإِسناد حسن.

**1070/7** ـ ئەبۇدەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قانداق بىر يېزا ياكى قىشلاقتا ئۈچ كىشى بولۇپ،

ئۇلار ئارىسىدا ناماز بىرلىكتە ئوقۇلمايدىكەن، شەيتان ئۇلارغا ئىگە بولىۋالىدۇ. ئۆزەڭلەرگە جامائەتنى لازىم تۇتۇڭلار. چۈنكى، بۆرىمۇ قوۋلاردىن ئايرىلغىنىنى ئازغىنىنى يەپ كېتىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 192 ـ باب

## بامدات ۋە خۇپتەندە جامائەتكە هازىر بولۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش توغرىسىدا

1071/1 ـ عنْ عثمانَ بنِ عفانَ رضيَ اللَّه عنهُ قالَ: سمعتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «مَنْ صَلَّى العِشَاءَ في جَمَاعَةٍ، فَكَأَنَّما قامَ نِصْفَ اللَّيْلِ وَمَنْ صَلَّى الصبْح في جَمَاعَةٍ، فَكَأَنَّما صَلَّى اللَّيْل كُلَّهُ» رواه مسلم. وفي روايةِ الترمذيّ عنْ عثمانَ بنِ عفانَ رضي اللَّه عنهُ قال: قال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ شَهِدَ العِشَاءَ في جماعةٍ كان لهُ قِيامُ نِصْفِ لَيْلَة، ومَنْ صَلَّى العِشَاءَ والْفَجْر في جماعَةٍ، كَانَ لَهُ كَقِيَامِ لَيْلَة» قال التِّرمذي: حديثٌ حسن صحيحٌ.

**1071/1** ـ ئوسمان ئىبنى ئاففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «خۇپتەننى جامائەت بىلەن ئوقۇسا، خۇددى كېچىنىڭ يېرىمىنى ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزگەندەك بولىدۇ. بامداتنى جامائەت بىلەن ئوقۇسا، خۇددى كېچىنىڭ ھەممىسىدە ناماز ئوقۇغاندەك بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

تىرمىزىنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى خۇپتەندە جامائەتكە هازىر بولسا، جامائەتكە هازىر بولغىنى ئاشۇ ئادەم ئۈچۈن يېرىم كېچىگىچە ناماز ئوقۇغاندەك بولىدۇ. بامدات ۋە خۇپتەنگە هازىر بولسا پۈتۈن كېچە ئىبادەت قىلغاندەك بولىدۇ».

1072/2 ـ وعن أبي هُريرة رضيَ اللَّه عنهُ أنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «ولَوْ يعْلَمُونَ مَا في العَتَمَةِ والصُّبْح لأَتَوْهُما ولَو حبْوًا» متفقٌ عليه. وقد سبق بطولِهِ.

**1072/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر كىمكى خۇپتەن بىلەن بامداتنىڭ ساۋابىنى بىلەلىگەن بولسا ئىدى، گەرچە ئۆمىلەپ بولسىمۇ ئۇ ئىككى نامازغا كەلگەن بولاتتى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1073/3 ـ وعنهُ قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَيْسَ صَلاَةٌ أَثْقَلَ عَلَى الْمُنَافِقِينَ مِنْ صلاة الفَجْرِ وَالعِشاءِ وَلَوْ يَعْلَمُونَ ما فِيهِما لأَتَوْهُما وَلَوْ حبْوًا» متفق عليه.

**1073/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇناپىقلارغا بامدات ۋە خۇپتەندىنمۇ ئېغىرراق ناماز يوق، ئەگەر كىشىلەر ئۇ ئىككى نامازنىڭ پەزىلىتىنى بىلگەن بولسا، ئۇ ئىككى نامازغا ئۆمىلەپ بولسىمۇ كەلگەن بولاتتى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 193 ـ باب

## بەش ۋاخ نامازنى داۋاملىق ئوقۇشقا بۇيرۇش ۋە ئۇنى تەرك ئېتىشتىن قاتتىق چەكلەش، نامازنى تەرك ئەتكەن كىشلەرنىڭ قاتتىق ئازابقا قالىدىغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿حَافِظُوا عَلَى الصَّلَوَاتِ وَالصَّلاةِ الْوُسْطَى﴾ ﴿(بەش) نامازنى بولۇپمۇ نامازدىگەرنى داۋاملاشتۇرۇڭلار﴾[1] ﴿فَإِنْ تَابُوا وَأَقَامُوا الصَّلاةَ وَآتَوُا الزَّكَاةَ فَخَلُّوا سَبِيلَهُمْ﴾ ﴿ئەگەر ئۇلار تەۋبە قىلسا، ناماز ئۇقۇسا، زاكات بەرسە ئۇلارنى قويۇپ بېرىڭلار﴾[2].

1074/1 ـ وعن ابنِ مسعودٍ رضي اللّه عنهُ قالَ: سَأَلتُ رسولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: أيُّ الأَعْمَالِ أَفْضَلُ؟ قال: «الصَّلاةُ على وَقْتِها» قلتُ: ثُمَّ أيٌّ؟ قال: «برُّ الوَالِدَيْنِ» قلَتُ: ثُمَّ أيٌّ؟ قال: «الجِهادُ في سَبِيلِ اللّهِ» متفقٌ عليه.

**1074/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: ئەمەللەرنىڭ قايسىسى ئەۋزەل؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇلغان ناماز» دېدى. مەن: ئاندىن قايسىچۇ؟ دېسەم، «ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش» دېدى. ئاندىن قايسىچۇ؟ دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله يولىدا جىھاد قىلىش» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1075/2 ـ وعن ابنِ عمرَ رضيَ اللّه عنهما قال: قالَ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «بُنِيَ الإِسَلامُ على خَمْسٍ: شَهادَةِ أَنْ لا إِلهَ إِلاَّ اللّه، وأَنَّ مُحمداً رسولُ اللّهِ، وإِقامِ الصَّلاةِ، وَإِيتاءِ الزَّكاةِ، وَحَجِّ البَيْتِ، وَصَوْمِ رَمضانَ» متفقٌ عليه.

**1075/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىسلام بەش پەرز ئۈستىگە قۇرۇلغان. بىرىنچى: الله دىن باشقا ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام الله نىڭ ئەلچىسى دەپ گۇۋاھلىق بېرىش. ئىككىنچىسى: ناماز ئوقۇش. ئۈچىنچىسى: زاكات بېرىش. تۆتىنچىسى: ھەج قىلىش. بەشىنچىسى: روزا تۇتۇش». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1076/3 ـ وعنهُ قال: قالَ رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أُمِرْتُ أَنْ أُقاتِلَ الناسَ حتَّى يَشْهَدُوا أَنْ لا إِله إِلاَّ اللّه وَأَنَّ مُحَمَّدًا رسولُ اللّهِ، وَيُقِيمُوا الصَّلاَةَ، ويُؤْتُوا الزَّكاةَ، فَإِذا فَعَلُوا ذلكَ عَصَمُوا مِنِّي دِماءَهُمْ وَأَمْوَالَهمْ إِلاَّ بحقِّ الإِسلامِ، وَحِسَابُهْم على اللّهِ» متفقٌ عليه.

**1076/3** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن كىشىلەر بىلەن ھەتتاكى ئۇلار بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھنىڭ يوقلۇقىغا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ الله نىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بەرگەنگە، نامار ئوقۇغانغا ۋە زاكات بەرگەنگە قەدەر ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇلدۇم. ئەگەر ئۇلار شۇنداق قىلسا، جانلىرىنى ۋە

[1] سۈرە بەقەرە 238 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] سۈرە تەۋبە 5 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

ماللىرىنى مەندىن ساقلاپ قالىدۇ. پەقەت ئىسلامدىكى ھەققى بىلەن (يەنى ئىسلام قانۇنىنى بۇيىچە جازاغا تارتىلىپ قالسا) ساقلاپ قالالمايدۇ. ئۇلارنىڭ ھېسابلىرى الله غىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1077/4 ـ وعن معاذٍ رضي اللّه عنهُ قال: بعَثني رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إلى اليَمن فقال: «إِنَّكَ تأْتي قَوْمًا منْ أَهْلِ الكتاب، فَادْعُهُمْ إِلى شَهَادةِ أَنْ لا إِله إِلاَّ اللّه، وأنّي رسولُ اللّه، فَإِنْ أَطاعُوا لِذلكَ، فَأَعْلِمهُمْ أَنَّ اللّه تَعالى افْتَرَض عَلَيْهِمْ خمسَ صَلواتٍ في كلِّ يَوْمٍ ولَيْلَةٍ، فَإِنْ هُمْ أَطاعُوا لِذلكَ، فأَعلِمهُم أَنَّ اللّه افْتَرَض عَلَيْهِمْ صَدقة تُؤْخَذُ مِنْ أَغْنِيائِهم فَتُردُّ عَلَى فُقَرائِهم، فَإِنْ هُمْ أَطَاعُوا لِذَلَكَ، فَإِيَّاكَ وكَرائِمَ أَمْوالِهم وَاتَّقِ دَعْوة الْمظْلُومِ، فَإِنَّهُ لَيْسَ بَيْنَهَا وبيْنَ اللّهِ حِجَابٌ» متفقٌ عليه.

**1077/4** ـ مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى يەمەنگە ئەۋەتىدىغان بولۇپ: «سەن ئەھلى كىتابتىن بولغان قەۋمگە بارىسەن. ئۇلارنى بىر الله دىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھنىڭ يوقلۇقىغا ۋە مېنىڭ الله نىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىمگە گۇۋاھلىق بېرىشكە چاقىرغىن. ئۇلار ئۇنىڭغا بوي سۇنسا ئاندىن الله نىڭ بىر كېچە ـ كۈندۈزدە ئۇلارغا بەش ۋاخ نامازنى پەرز قىلغانلىقىنى بىلدۈرگىن. ئەگەر ئۇلار ئۇنىڭغا بويسۇنسا ئۇلارغا الله نىڭ ئۇلارنىڭ بايلىرىدىن ئېلىپ كەمبەغەللەرگە بېرىدىغان زاكاتنى پەرز قىلغانلىقىنى بىلدۈرگىن. ئەگەر ئۇلار ئۇنىڭغىمۇ بويسۇنسا ئۇلارنىڭ ئېسىل ماللىرىنى ئېلىۋېلىشتىن ھەزەر قىل. زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىنىڭ دۇئاسىدىن قورققىن، ھەقىقەتەن زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىنىڭ بىلەن الله نىڭ ئارىسىدا (دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشىدا) پەردە يوق» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1078/5 ـ وعن جابِرٍ رضي اللّه عنهُ قال: سمعتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «إِنَّ بَيْنَ الرَّجُلِ وَبَيْنَ الشِّرْكِ والكُفْرِ تَرْكَ الصَّلاةِ» رواه مسلم.

**1078/5** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «مۇسۇلمان بىلەن مۇشرىك، كاپىر ئوتتۇرىسىدىكى پەرق نامازنى تەرك ئېتىش ئارقىلىق ئېپادىلىنىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1079/6 ـ وعن بُرَيْدَةَ رضي اللّه عنهُ عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «العهْدُ الذي بيْنَنا وبَيْنَهُمْ الصَّلاةُ، فمنْ تَرَكَهَا فَقدْ كَفَرَ» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1079/6** ـ بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىز بىلەن مۇناپىقلار ئارىسىدىكى ئەھدە (ئۇلارغا تەگمەسلىكنىڭ ئاملى) نامازدۇر. قانداق بىر ئادەم نامازنى تەرك ئەتسە كاپىر بولىدۇ». [تىرمىزىدىن]

1080/7 ـ وعن شقِيق بنِ عبدِ اللّهِ التابعيِّ الْمُتَّفَقِ على جَلالتهِ رَحِمهُ اللّه قال: كانَ أَصْحابُ مُحَمَّدٍ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لا يرونَ شَيْئاً مِنَ الأَعْمالِ تَرْكُهُ كُفْرٌ غَيْرَ الصَّلاةِ. رواه الترمذي في كتاب الإِيمان بإِسنادٍ صحيحٍ.

**1080/7** ـ شەقىق رەھىمەھۇللادىن مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى نامازدىن باشقا ئەمەللەرنىڭ بىرەرسىنىڭ تەرك ئېتىلىشىنى كۇپۇرلۇق دەپ قارىمايتتى. [تىرمىزىدىن]

1081/8 ـ وعن أبي هُريْرَةَ رضي اللَّه عنهُ قالَ: قال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ أَوَّل ما يُحاسبُ بِهِ العبْدُ يَوْم القِيامةِ منْ عَملِهِ صلاتُهُ، فَإِنْ صَلُحت، فَقَدْ أَفَلحَ وَأَنجح، وإِن فَسدتْ، فَقَدْ خَابَ وخَسِر، فَإِنِ انْتقص مِنْ فرِيضتِهِ شَيْئاً، قال الرَّبُّ، عَزَّ وجلَّ: انظُروا هَلْ لِعَبْدِي منْ تَطَوُّع، فَيُكَمَّلُ منها ما انْتَقَص مِنَ الفَرِيضَةِ؟ ثُمَّ يكونُ سَائِرُ أَعمالِهِ عَلى هذا» رواه الترمذي وقال حديث حسن.

**1081/8** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى بەندىدىن تۇنجى ھېساپ ئېلىنىدىغان ئەمەل نامازدۇر. ئەگەر شۇ ھېساب ئوڭۇشلۇق بولسا، نىجاتلىققا ئېرىشىدۇ. ئەگەر شۇ ھېساپ ئوڭۇشسىز بولسا گۇمراھ بولىدۇ ۋە زىيان تارتىدۇ. ئەگەر ئۇ كىشىنىڭ پەرز ئەمەللىرىدىن بىرەرسى كەملەپ قالسا، الله پەرىشتىلەرگە: ”قاراڭلار، بەندەمنىڭ كەملەپ قالغان پەرز ئىبادەتلىرىنى تولۇقلايدىغان نەفلى ئىبادەتلىرى بارمۇ؟ دەيدۇ. ئاندىن قالغان ئەمەللىرىمۇ شۇ بويىچە بولىدۇ“». [تىرمىزىدىن]

194 ـ باب

## ئاۋۋالقى سەپنىڭ پەزىلىتى ۋە ئاۋۋالقى سەپنى توشقۇزۇشقا بۇيرۇش، سەپنى تۈز قىلىش، سەپتە بىر ـ بىرىگە يېقىن تۇرۇش توغرىسىدا

1082/1 ـ عَن جابِرِ بْنِ سمُرةَ، رضي اللَّه عنْهُمَا، قَالَ: خَرجَ عَلَيْنَا رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقَالَ: «أَلا تَصُفُّونَ كما تُصفُّ الملائِكَةُ عِنْدَ رَبِّهَا؟» فَقُلْنَا: يا رسُولَ اللَّهِ وَكَيْفَ تَصُفُّ الملائِكَةُ عِند ربِّها؟ قال: «يُتِمُّونَ الصُّفوفَ الأُولَ، ويَتَراصُّونَ في الصفِّ» رواه مسلم.

**1082/1** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنىڭ قېشىمىزغا چىقىپ: «پەرىشتىلەر ئۇز رەببىنىڭ دەرگاھىدا سەپتە تۇرغاندەك تۇرمامسىلەر» دېدى. بىز: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! پەرىشتىلەر ئۆز رەببى ئالدىدا سەپتە قانداق تۇرىدىكەن؟ دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «ئۇلار ئاۋۋالقى سەپنى تولدۇرىدۇ، سەپتە بىر ـ بىرىگە يېقىن تۇرىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1083/2 ـ وعن أَبي هُريْرة، رَضِيَ اللَّه عنْهُ، أَنَّ رَسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لوْ يعلَمُ الناسُ ما في النِّدَاءِ وَالصَّفِّ الأَوَّل، ثُم لَمْ يجِدُوا إِلاَّ أَنْ يَسْتَهِمُوا عَلَيْهِ لاسْتَهمُوا» متفقٌ عليه

**1083/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر كىشىلەر ئەزان ئېيتىشنىڭ ۋە ئاۋۋالقى سەپتە تۇرۇپ ناماز ئوقۇشنىڭ پەزىلىتىنى بىلسە، ئاندىن ئۇ پەزىلەتكە (ئىنتىلگۈچىنىڭ كۆپلىكىدىن) چەك تاشلاپ ئېرىشىشتىن باشقا يول بولمىسا، ئەلۋەتتە ئۇ پەزىلەت ئۈچۈن چەك تاشلىشاتتى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1084/3 ـ وعَنْهُ قَالَ: قَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم: «خَيْرُ صُفوفِ الرِّجالِ أَوَّلُهَا، وشرُّها آخِرُهَا وخيْرُ صُفوفِ النِّسَاءِ آخِرُها، وَشرُّهَا أَوَّلُهَا» رواه مسلم.

1084/3 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەرلەرنىڭ سېپىنىڭ ئەڭ ياخشىسى، سەپنىڭ ئاۋۋىلى، ئەڭ يامىنى سەپنىڭ ئاخىرىدۇر. ئاياللارنىڭ سېپىنىڭ ئەڭ ياخشىسى سەپنىڭ ئاخىرى، ئەڭ يامىنى سەپنىڭ ئەۋۋىلىدۇر». [مۇسلىمدىن]

1085/4 ـ وعن أبي سعيد الخُدْرِيِّ رضيَ اللَّه عنهُ، أَنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: رأى في أَصْحابِهِ تأَخُّراً، فقَالَ لَهُمْ: «تقدَّمُوا فأْتَمُّوا بِي، ولْيَأْتَمَّ بِكُمْ مَنْ بَعْدَكُم، لا يزالُ قَوْمٌ يَتَأَخَّرُونَ حَتى يُؤخِّرَهُمُ اللَّه» رواه مسلم.

1085/4 ـ ئەبۇسەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلارنىڭ سەپنى كەينىگىرەك تارتىپ تۇرغانلىقىنى كۆرۈپ، ئۇلارغا: «ئالدىغىراق تۇرۇڭلار، ماڭا يېقىن تۇرۇڭلار. سىلەرگە سىلەرنىڭ كەينىڭلاردىكى كىشىلەر يېقىن تۇرسۇن. قانداق بىر قەۋم كەينىگە چېكىنىپ تۇرىدىكەن، الله مۇ ئۇلارنى چېكىندۇرۇۋېتىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1086/5 ـ وعن أَبي مسعودٍ، رضي اللَّه عنْهُ، قال: كانَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَمْسحُ مَناكِبَنَا في الصَّلاةِ، ويقُولُ: «اسْتَوُوا ولا تَختلِفوا فتَخْتَلِفَ قُلُوبُكُمْ، لِيلِيني مِنْكُم أُولُوا الأَحْلامِ والنُّهَى، ثمَّ الذينَ يلُونَهمْ، ثُمَّ الذين يَلُونَهمْ» رواه مسلم.

1086/5 ـ ئەبۇمەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازدا بىزنىڭ مۈرىلىرىمىزنى تۇتۇپ، سەپنى تۈزەيتتى ۋە مۇنداق دەيتتى: «سەپتە باراۋەر تۇرۇڭلار، ئىلگىرى ـ كېيىن تۇرماڭلار. ئەگەر ئۇنداق قىلساڭلار، قەلبىڭلار قارمۇ ـ قارشى بولۇپ كېتىدۇ. ماڭا سىلەردىن بالاغەتكە يەتكەن ۋە ئەقىل ئىگىلىرى ئىلمىلىك كىشىلەر ماڭا يېقىن تۇرسۇن، ئاندىن ئۇلارغا يېقىن بولغان كىشىلەر تۇرسۇن، ئۇلاردىن كېيىن ئۇلارغا يېقىن بولغان كىشىلەر يېقىن تۇرسۇن». [مۇسلىمدىن]

1087/6 ـ وعن أَنسٍ رضي اللَّه عنْهُ قال: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «سَوُّوا صُفُوفَكُمْ، فَإِنَّ تَسْوِيةَ الصَّفِّ مِنْ تَمامِ الصَّلاةِ» متفقٌ عليه. وفي رواية البخاري: «فإِنَّ تَسوِيَةَ الصُّفُوفِ مِن إِقَامة الصَّلاةِ».

1087/6 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سەپلىرىڭلارنى تۈز قىلىڭلار. چۈنكى، سەپنىڭ تۈز بولۇشى، نامازنىڭ كامىل بولغانلىقىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام بۇخارىنىڭ رىۋايىتىدە: «چۈنكى، سەپنىڭ تۈز بولۇشى، نامازنىڭ ئادا بولغانلىقىدۇر» دېيىلگەن.

1088/7 ـ وعَنْهُ قال: أُقِيمَتِ الصَّلاةُ، فأَقبَل علَينَا رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِوَجْهِهِ فقَالَ: «أَقِيمُوا صُفُوفَكُمْ وتَراصُّوا، فَإِنِّي أَراكُمْ مِنْ وَرَاءِ ظَهْرِي» رواهُ البُخَارِيُّ بِلَفْظِهِ، ومُسْلِمٌ بمَعْنَاهُ. وفي رِوَايةٍ للبُخَارِيِّ: وكَانَ أَحدُنَا يَلْزَقُ مَنكِبَهُ بِمنْكِبِ صاحِبِهِ وقَدَمه بِقَدمِهِ».

1088/7 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: نامازغا تەكبىر ئېيتىقاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە يۈزلىنىپ: «سەپلىرىڭلارنى تۈز قىلىڭلار ۋە

سەپتە بىر - بىرىڭلارغا يېقىن تۇرۇڭلار. چۈنكى، مەن سىلەرنى كەينىمدىن كۆرۈپ تۇرىمەن» دەيتتى. [بۇخارىدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: بىزنىڭ بىرىمىز مۈرىسىنى يېنىدىكىنىڭ مۈرىسىگە، پۇتىنى ئۇنىڭ پۇتىغا تەككۈزۈپ تۇراتتى، دېيىلگەن.

1089/8 ـ وعَنِ النُّعْمَانِ بنِ بشيرٍ، رضيَ اللَّه عنهما، قال: سمعتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «لَتُسوُّنَّ صُفُوفَكُمْ، أَوْ لَيُخَالِفَنَّ اللَّه بَيْنَ وجُوهِكُمْ» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ لمسلمٍ: أَنَّ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ يُسَوِّي صُفُوفَنَا، حتَّى كأَنَّما يُسَوِّي بها القِدَاحَ، حتَّى رَأَى أَنَّا قَد عَقَلْنَا عَنْهُ. ثُمَّ خَرَج يَوْماً فَقَامَ حَتَّى كَادَ يُكبِّرُ، فَرَأَى رجُلا بَادِياً صدرُهُ مِنَ الصَّفِّ فقالَ: «عِبَادَ اللَّهِ، لَتُسَوُّنَّ صُفُوفَكُمْ، أَوْ لَيُخَالِفَنَّ اللَّه بيْنَ وجُوهكُمْ».

**1089/8** ـ نۇئمان ئىبنى بەشىير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «سىلەر سەپلىرىڭلارنى تۈزەڭلەر، ئەگەر ئۇنداق قىلمىساڭلار الله يۈزۈڭلارنى قارىمۇ - قارشى قىلىۋېتىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنىڭ سەپلىرىمىزنى خۇددى ئوقيانىڭ ئوقىنى تۈزلىگەندەك تۈزلەيتتى. ھەتتا بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سەپ تۈزەشنى ئۆگەنگەنگە قەدەر شۇنداق قىلدى. بىر كۈنى تەكبىر ئېيتىلىشقا يېقىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چىقىپ بىر كىشىنىڭ مەيدىسىنىڭ سەپتىن چىقىپ تۇرغانلىقىنى كۆرۈپ: «ئى الله نىڭ بەندىلىرى سىلەر سەپلىرىڭلارنى تۈزەڭلەر، ئەگەر ئۇنداق قىلمىساڭلار الله يۈزۈڭلارنى قارىمۇ - قارشى قىلىۋېتىدۇ» دېدى.

1090/9 ـ وعنِ البرَاءِ بنِ عازبٍ، رضي اللَّه عنهما، قالَ: كانَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، يَتخلَّلُ الصَّفَّ مِنْ نَاحِيَةٍ إِلى نَاحِيَةٍ، يَمسَحُ صُدُورَنَا، وَمَناكِبَنَا، ويقولُ: لا تَخْتَلِفُوا فَتَخْتَلِفَ قُلُوبُكُمْ» وكَانَ يَقُولُ: إِن اللَّه وَمَلائِكَتَهُ يُصَلُّونَ على الصُّفُوفِ الأُوَلِ» رواه أبو داود بإِسناد حَسَنٍ.

**1090/9** ـ بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپنى تۈزەش ئۈچۈن ئۇ تەرەپتىن - بۇ تەرەپكىچە ئارىلاپ يۈرۈپ مۈرە ۋە مەيدىلىرىمىزنى تۇتۇپ: «ئىلگىرى كېيىن تۇرماڭلار، قەلبىڭلارمۇ قارىمۇ - قارشى بولۇپ كەتمىسۇن» دەيتتى. ۋە يەنە: «ئالدىنقى سەپتىكىلەرگە الله رەھمەت قىلىدۇ، پەرىشتىلەر مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ» دەيتتى. [ئەبۇداۋۇددىن]

1091/10 ـ وعَن ابن عُمرَ رضيَ اللَّه عنهما، أَنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «أَقِيمُوا الصُّفُوفَ وَحَاذُوا بَيْنَ المَنَاكِبِ، وسُدُّوا الخَلَلَ، وَلِينُوا بِأَيْدِي إِخْوَانِكُمْ، وَلا تَذَرُوا فُرُجَاتٍ للشيْطانِ، ومَنْ وصلَ صَفًّا وَصَلَهُ اللَّه، وَمَنْ قَطَعَ صَفًّا قَطَعَهُ اللَّه» رواه أبو داود بإِسناد صحيح.

**1091/10** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سەپنى تۈز، مۈرىلەرنى باراۋەر قىلىڭلار، بوشلۇقنى تولدۇرۇڭلار، سەپ تۈزىگۈچى قېرىنداشلىرىڭلارغا يۇمشاق بولۇڭلار شەيتانغا يوچۇق قالدۇرماڭلار. كىمكى ئالدىنقى سەپنى

تولۇقلىسا الله مۇ ئۇنى مەقستىگە يەتكۈزىدۇ. كىمكى ئالدىنقى سەپنى ئۈزۈپ قويسا (بوشلۇقنى تولدۇرمىسا) الله مۇ ئۇنى ئۈزۈپ قويىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1092/11 ـ وعَنْ أنسٍ رضيَ اللَّه عَنْهُ أنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «رُصُّوا صُفُوفَكُمْ، وَقَارِبُوا بَيْنَها، وحاذُوا بالأَعْناق، فَوَالَّذِي نَفْسِي بيَدِهِ إِنِّي لأَرَى الشَّيْطَانَ يَدْخُلُ منْ خَلَلِ الصَّفِّ، كأَنَّها الحَذَفُ» حديث صحيح رواه أبو داود بإِسناد على شرط مسلم. «الحذَفُ» بحاءٍ مهملةٍ وذالٍ معجم مفتوحتين ثم فاءٌ وهي: غَنَمٌ سُودٌ صغارٌ تَكُونُ بِالْيَمنِ.

**1092/11** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سەپتە بىرى بىرىڭلارغا يېقىن تۇرۇڭلار، سەپلەرنىڭ ئارىلىقىنى يېقىن قىلىڭلار، ھەممە سەپنى باراۋەر قىلىڭلار، جېنىم ئىلكىدە بولغان زات الله بىلەن قەسەمكى، مەن شەيتاننىڭ سەپ ئارىسىدىن خۇددى قارا پاقلاندەك كىرىپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆرىمەن». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1093/12 ـ وعنهُ أنَّ رسولَ اللَّهِ صلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «أَتِمُّوا الصَّفَّ المقدَّمَ، ثُمَّ الَّذي يلِيهِ، فَمَا كَانَ مَنْ نقْصٍ فَلْيَكُنْ في الصَّفِّ الْمُؤَخَّرِ» رواه أبو داود بإِسناد حسن.

**1093/12** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئالدىنقى سەپنى تولدۇرۇڭلار، ئاندىن ئۇنىڭدىن كېيىنكى سەپنى تولدۇرۇڭلار، سەپتە بوشلۇق قىلىشقا توغرا كەلسە، كېيىنكى سەپ بوش قالسۇن». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1094/13 ـ وعن عائشة رضي اللَّه عنها قالت: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ اللَّه وملائِكَتَهُ يُصلُّونَ على ميامِنِ الصُّفوف» رواه أبو داود بإِسناد عَلَى شرْطِ مُسْلِمٍ، وفيهِ رجلٌ مُخْتَلَفٌ في توْثِيقِهِ.

**1094/13** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سەپنىڭ ئوڭ تەرىپىدىكىلەرگە الله رەھمەت قىلىدۇ، پەرىشتىلەر مەغپىرەت تىلەيدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1095/14 ـ وعَنِ البراءِ رضيَ اللَّه عَنْهُ قال: «كُنَّا إذا صَلَّيْنَا خَلْفَ رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَحْبَبْنَا أَنْ نَكُونَ عَنْ يَمِينِهِ، يُقبِلُ علَينا بوَجْهِهِ، فَسمِعْتُهُ يقول: «رَبِّ قِنِي عذَابَكَ يَوْمَ تَبْعَثُ أَوْ تَجْمَعُ عِبَادَكَ» رواه مسلم.

**1095/14** ـ بەرا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇساق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوڭ تەرىپىدە تۇرۇشنى ياخشى كۆرەتتۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە يۈزلىنىشتە ئوڭ تەرىپىنى بىسىپ يۈزلىنەتتى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئى رەببىم! بەندىلىرىڭنى قايتا تىرىلدۈرىدىغان كۈنى مېنى ئازابىڭدىن ساقلىغايسەن» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم. [مۇسلىمدىن]

1096/15 ـ وعَنْ أَبِي هُريرةَ رضِيَ اللَّه عنْهُ، قال: قالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «وسِّطُوا الإِمامَ، وَسُدُّوا الخَلَلَ» رواه أبو داود.

**1096/15** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىمامنى ئوتتۇردا تۇرغۇزۇڭلار، سەپتىكى بوشلۇقنى تولدۇرۇڭلار». [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 195 ـ باب

## پەرز نامازلار بىلەن قوشۇلۇپ ئوقۇلىدىغان سۈننەت نامازلارنىڭ پەزىلىتى بۇ نامازلارنىڭ ئاز ـ كۆپلۈكى ۋە نورمال مىقدارى توغرىسىدا

1097/1 ـ عنْ أُمِّ المؤمِنِينَ أُمِّ حبيبَةَ رَمْلَةَ بِنتِ أَبي سُفيانَ رضيَ اللَّه عنهما، قَالتْ: سَمِعْتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم يقولُ: «مَا مِنْ عبْدٍ مُسْلِمٍ يُصَلِّي للَّهِ تَعَالَى كُلَّ يَوْمٍ ثِنْتَيْ عشْرةَ رَكْعَةً تَطوعاً غَيْرَ الفرِيضَةِ، إلاَّ بَنَى اللَّه لهُ بَيْتاً في الجَنَّةِ، أَوْ: إلاَّ بُنِي لَهُ بيتٌ في الجَنَّةِ» رواه مسلم.

**1097/1** ـ ئۆممۇ ھەبىيبە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قانداق بىر مۇسۇلمان الله ئۈچۈن ھەر كۈنى پەرزدىن باشقا 12 رەكئەت نەفلە ناماز ئوقۇسا، الله ئۇ كىشى ئۈچۈن جەننەتتە بىر ئۆي بىنا قىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1098/2 ـ وعَنِ ابنِ عُمَر رَضيَ اللَّه عنْهُما، قالَ: صَلَّيْتُ مَعَ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رَكْعَتَيْنِ قَبْلَ الظُّهْرِ، وَرَكْعَتَيْنِ بَعْدَهَا، ورَكْعتَيْنِ بَعْدَ الجُمُعةِ، ورَكْعتيْنِ بَعْد المغرِب، وركْعتيْنِ بعْد العِشَاءِ. متفقٌ عليه.

**1098/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن پېشىندىن ئىلگىرى ئىككى رەكئەت، پېشىندىن كېيىن ئىككى رەكئەت، جۈمەدىن كېيىن ئىككى رەكئەت، شامدىن كېيىن ئىككى رەكئەت، خۇپتەندىن كېيىن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇدۇم. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1099/3 ـ وعنْ عبدِ اللَّهِ بن مُغَفَّلٍ رضِيَ اللَّه عنهُ، قال: قالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «بَيْنَ كُلِّ أَذانَيْنِ صَلاةٌ، بيْنَ كلِّ أَذَانيْنِ صَلاةٌ، بَيْنَ كُلِّ أَذَانَيْنِ صَلاةٌ» وقالَ في الثَّالثَة: «لِمَنْ شَاءَ» متفقٌ عليه.

المُرَادُ بالأَذَانَيْنِ: الأَذَانُ وَالإِقَامةُ.

**1099/3** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مۇغەففەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەر ئىككى ئەزاننىڭ (ئەزان بىلەن تەكبىر) ئوتتۇرىسىدا ناماز بار، ھەر ئىككى ئەزاننىڭ ئوتتۇرىسىدا ناماز بار، ھەر ئىككى ئەزاننىڭ ئوتتۇرىسىدا ناماز بار. دېدى ئۈچىنچىسىدە: «خالىغان كىشى ئۈچۈن شۇنداق» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 196 ـ باب

## بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتىنى ئوقۇشنى تەكىتلەش توغرىسىدا

1100/1 ـ عن عائشةَ رضِيَ اللّه عنْهَا، أنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ لا يدَعُ أرْبعاً قَبْلَ الظُّهْرِ، ورَكْعَتَيْنِ قبْلَ الغَدَاةِ. رواه البخاري.

**1100/1** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پېشىندىن ئىلگىرى تۆت رەكئەت ۋە بامداتتىن ئىلگىرى ئىككى رەكئەت نامازنى تاشلىمايتتى. [بۇخارىدىن]

1101/2 ـ وعنها قالت: لم يكن النبي صلى الله عليه وسلم، على شيء من النوافل أشد تعاهداً منه على ركعتي الفجر. متفق عليه.

**1101/2** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نەفلە نامازلىرى ئىچىدە بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتىنى ئوقۇشنى ھەممىدىن مۇھىم بىلەتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1102/3 ـ وَعنْها عَنِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «رَكْعتا الفجْرِ خيْرٌ مِنَ الدُّنيا ومَا فِيها» رواه مسلم. وفي روايةٍ: «لَهُمَا أحب إِليَّ مِنَ الدُّنْيا جميعاً».

يەنە بىر رىۋايەتتە: «بامداتنىڭ ئىككى سۈننىتى مەن ئۈچۈن دۇنيادىن سۆيۈملۈكتۇر» ، دېيىلگەن.

**1102/3** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتى، دۇنيا ۋە دۇنيادىكى نەرسىلەردىن ياخشىدۇر». [مۇسلىمدىن]

1103/4 ـ وعنْ أبي عبدِ اللَّهِ بِلالِ بنِ رَبَاحٍ رضيَ اللَّه عنْهُ، مُؤَذِّنِ رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أنَّهُ أَتَى رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لِيُؤْذِنَه بِصلاةِ الغدَاةِ، فَشَغَلَتْ عَائشَةُ بِلالاً بِأَمْرٍ سَأَلَتْهُ عَنْهُ حتى أصبَحَ جدًّا، فقَامَ بِلالٌ فَآذَنَهُ بِالصَّلاةِ، وتَابَعَ أَذَانَهُ، فلَم يَخْرُجْ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فلما خَرَجَ صلَّى بِالنَّاسِ، فَأَخْبَرهُ أنَّ عائشَةَ شَغَلَتْهُ بِأَمْرٍ سَأَلَتْهُ عنْهُ حتى أصبح جداًّ، وأنَّهُ أبطَأَ عَلَيهِ بالخُروجِ، فَقَال يَعْني النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِني كُنْتُ رَكَعْتُ ركعتي الفَجْرِ» فقالَ: يا رسول اللَّهِ إنَّك أَصْبَحْتَ جِدًّا؟ فقالَ: «لوْ أَصبَحتُ أكْثَرَ مِما أَصبَحتُ، لرَكَعْتُهُما، وأحْسَنْتُهُمَا وَأَجملْتُهُمَا» رواه أبو داود بإِسناد حسن.

**1103/4** ـ بىلال ئىبنى رەباھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بامدات نامىزىنىڭ ۋاقتى بولغانلىقىنى بىلدۈرۈپ قويۇش ئۈچۈن كەلگەندە، ئائىشە ئۇنىڭدىن بىر ئىشنى سوراپ ئۇنى مەشغۇل قىلىپ قويۇپ، تاڭ بەكرەك يورۇپ كەتتى. بىلال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى چاقىرىپ قويۇپ نامازغا ئەزان ئېيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەل كېچىكىپ چىقىپ كىشىلەرگە ناماز ئوقۇپ بەردى. بىلال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئائىشەنىڭ ئۆزىدىن بىر ئىشنى سوراپ مەشغۇل قىلىپ قويۇپ، تاڭنىڭ بەكرەك يورۇپ كەتكەنلىكىنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭمۇ كېچىكىپ چىققانلىقىنى ئېيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتىنى ئۆتىگەن ئىدىم» دېدى. بىلال: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! (سۈننەتنى دەپ) تاڭنى بەك يورۇتۇۋەتتىڭ، دېۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «گەرچە تاڭنى بۇنىڭدىنمۇ بەك يورۇتۇۋەتسەممۇ، چوقۇم ئۇ ئىككى رەكئەت سۈننەتنى شۇنداق چىرايلىق ۋە كامىل ئوقۇيمەن» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

197 ـ باب

## بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتىنى يەڭگىل ئوقۇش، ئۇ ئىككى رەكئەت نامازدا ئوقۇلىدىغان سۈرىلەر ۋە ئۇنىڭ ۋاقتى توغرىسىدا

1104/1 ـ عنْ عائشةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهَا أنَّ النَّبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، كانَ يُصَلي رَكْعَتَيْنِ خَفِيفَتَيْنِ بَيْنَ النِّدَاءِ وَالإِقَامةِ مِن صَلاة الصُّبْح. مُتَّفَقٌ عليه. وفي روايةٍ لهمَا: يُصَلِّي رَكعتي الفَجْرِ، إِذَا سمعَ الأَذَانَ فَيُخَفِّفُهمَا حتى أَقُولَ: هَل قرَأَ فيهما بِأُمِّ القُرْآنِ؟، وفي روايةٍ لُمسْلِمٍ: كان يُصَلِّي ركعَتَي الفَجْرِ إِذَا سمعَ الأَذَانَ ويُخَفِّفُهما. وفي روايةٍ: إِذا طَلَع الفَجْرُ.

**1104/1** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بامدات نامىزىنىڭ ئەزان ـ تەكبىرىنىڭ ئارىلىقىدا ئىككى رەكئەت سۈننىتىنى يەڭگىل ئوقۇيتتى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتىنى يەڭگىل ئوقۇيتتى. ھەتتا مەن ئۇنى ئىككى رەكئەتتە سۈرە فاتىھەنى ئوقۇغانمىدۇ دەپ قالاتتىم. دېيىلگەن.

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەزاننى ئاڭلىغاندىن كېيىن، بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتىنى يەڭگىل ئوقۇيتتى، دېيىلگەن. يەنە بىر رىۋايەتتە: تاڭ يورىغاندىن كېيىن ... دېيىلگەن.

1105/2 ـ وعَنْ حفصَةَ رضِي اللَّه عنْهَا أَنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ إِذا أَذَّنَ المُؤَذِّنُ للصُّبحِ، وَبَدَا الصُّبحُ، صلَّى ركعتَيْن خَفيفتيْنِ. متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ لمسلمٍ: كانَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذا طَلَعَ الفَجْرُ لا يُصلي إِلاَّ رَكْعَتَيْنِ خَفيفَتَيْنِ.

**1105/2** ـ ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇئەززىن بامداتقا ئەزان ئېيتىپ، تاڭ سۈزۈلگەندە، بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتىنى ئوقۇيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

مۇسلىمنىڭ رىۋايىتىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاڭ سۈزۈلسە ئەزاننى ئاڭلىغاندىن كېيىن، ئىككى رەكئەت بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتىدىن باشقا نەفلە ناماز ئوقۇمايتتى، دېيىلگەن.

1106/3 ـ وعَنِ ابن عُمرَ رَضِي اللَّه عَنْهما قال: كانَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُصلِّي مِنَ اللَّيْلِ مثْنَى مثْنَى، ويُوتِر برَكْعَةٍ مِن آخِرِ اللَّيْلِ، ويُصَلِّي الرَّكعَتيْنِ قَبْل صَلاةِ الغَداةِ، وَكَأَنَّ الأَذَانَ بأُذُنَيْهِ. متفقٌ عليه.

**1106/3** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىسى ئىككى ئىككى رەكئەت، ئىككى رەكئەتتىن ناماز ئوقۇپ ئاخىرىدا بىر رەكئەت ئوقۇيتتى. بامداتتىن ئىلگىرىكى ئىككى رەكئەت سۈننىتىنى خۇددى قۇلاق تۇۋىدىلا تەكبىر ئوقۇلۇۋاتقاندەك تېز ـ يەڭگىل ئوقۇيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1107/4 ـ وعَنِ ابنِ عباسٍ رَضِيَ اللَّه عَنهمَا أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ يَقْرَأُ في رَكْعَتَي الْفَجْرِ في الأولى مِنْهُمَا: ﴿قُولُوا آمَنَّا بِاللَّهِ ومَا أُنْزِلَ إِلَيْنَا﴾ الآيةُ التي في البقرة، وفي الآخِرَةِ منهما: ﴿آمَنَّا بِاللَّهِ وَاشْهَدْ بِأَنَّا مُسلمُونَ﴾ وفي روايةٍ: في الآخرةِ التي في آلِ عِمرانَ: ﴿تَعَالَوْا إِلى كَلِمَةٍ سَوَاءٍ بَيْنَنا وَبَيْنُكُمْ﴾ رواهما مسلم.

1107/4 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بامداتنىڭ سۈننىتىنىڭ ئالدىنقى رەكئىتىگە سۈرە بەقەرە نىڭ ﴿قۇلۇ ئامەننا بىللەھى ۋەما ئۇنزىلە ئىلەينا...﴾ دېگەن 136 ـ ئايىتى، كېيىنكى رەكئىتىگە ئال ئىمران سۈرىسىنىڭ ﴿ئامەننا بىللەھى ۋەشھەد بىئەننا مۇسلىمۇن...﴾ دېگەن 52 ـ ئايىتىنى ئوقۇيتتى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئاخىرقى رەكئەتكە سۈرە ئال ئىمراننىڭ ﴿تەئالەۋ ئىلا كەلىمەتىن سەۋائىن بەينەنا ۋە بەينەكۇم...﴾ دېگەن 64 ـ ئايىتىنى ئوقۇيتتى. [مۇسلىمدىن]

1108/5 ـ وعنْ أَبي هُريرةَ رَضِي اللَّه عَنْهُ أَنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قرَأَ في رَكْعَتَي الْفَجْرِ: ﴿قُلْ يَا أَيُّهَا الْكَافِرُونَ﴾ و ﴿قُلْ هُوَ اللَّه أَحَدٌ﴾ رواه مسلم.

1108/5 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتىگە ﴿قۇل ياِئەييۇھەلكەفرۇن﴾ ۋە ﴿قۇل ھۇۋەللاھۇ ئەھەد﴾ سۈرىسىنى ئوقۇيتتى. [مۇسلىمدىن].

1109/6 ـ وعنِ ابنِ عمر رضيَ اللَّه عنهُما، قال: رمقْتُ النَّبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم شَهْراً يقرَأُ في الرَّكْعَتيْنِ قَبْلَ الْفَجْرِ: ﴿قُلْ يَا أَيُّهَا الكَافِرُونَ﴾ و: ﴿قل هُوَ اللَّه أَحَدٌ﴾ رواهُ الترمذي وقال: حديثٌ حَسَنٌ.

1109/6 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىشلىرىغا بىرەر ئايچە سەپ سالدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتىگە ﴿قۇل ياِئەييۇ ھەلكافىرۇن ﴾ ۋە ﴿ قۇل ھۇۋەللاھۇ ئەھەد﴾ نى ئوقۇدى. [تىرمىزىدىن]

## 198 ـ باب

## بامداتنىڭ سۈننىتىنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن ئوڭ يانىنى بېسىپ يېتىشنىڭ ياخشىلىقى، كېچىسى تەھەججۇد ئوقۇسۇن، ياكى ئوقۇمىسۇن شۇنداق قىلىشنىڭ ئەۋزەللىكى توغرىسىدا

1110/1 ـ عنْ عائِشَةَ رَضِي اللَّه عنهَا قالَت: كانَ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إذا صلَّى رَكْعَتي الْفَجْرِ، اضْطَجع على شِقِّهِ الأيْمنِ. رواه البخاريُّ.

1110/1 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بامداتنىڭ سۈننىتىنى ئوقۇپ بولسا ئوڭ يېنىنى بېسىپ ياتاتتى. [بۇخارىدىن]

1111/2 ـ وَعنْهَا قَالَتْ: كانَ النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُصَلِّي فيما بيْنَ أَنْ يفْرُغَ مِنْ صلاة الْعشَاءِ إلى الْفجْرِ إِحْدَى عَشْرَةَ رَكْعةً يُسَلِّمُ بيْنَ كُلِّ ركعَتيْنِ، ويُوتِرُ بِواحِدَةٍ، فَإذا سَكَتَ المُؤَذِّنُ مِنْ صلاةِ الْفَجْرِ،

وتَبيَّنَ لَهُ الْفَجْرُ، وَجاءَهُ المُؤَذِّنُ، قام فَرَكَعَ رَكْعَتَيْن خَفِيفَتَيْنِ، ثُمَّ اضْطَجَعَ عَلى شِقِّه الأَيْمَنِ، هكذا حَتَّى يأْتِيَهُ المُؤَذِّنُ للإِقَامَةِ. رواه مُسْلِمٌ. .قَوْلُهَا: «يُسلِّمُ بيْن كُلِّ رَكْعتَيْن» هكذا هو في مسلمٍ ومعناه: بعْد كُلِّ رَكْعتَيْنِ.

**1111/2** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇپتەننى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن بامداتقىچە ئون بىر رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى. ھەر ئىككى رەكئەتتە بىر سالام بېرىپ، ئاخىرىقى بىر رەكئەتنى رىتىر قىلىپ ئايرىم ئوقۇيتتى. تاڭ سۈزۈلۈپ مۇئەززىن بامداتنىڭ ئەزىنىنى توۋلاپ بولۇپ كەلگەندىن كېيىن ئورنىدىن تۇرۇپ، نامازنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتىنى ئوقۇپ ئاندىن مۇئەززىن تەكبىر ئېيتىش ئۈچۈن كەلگەنگە قەدەر ئوڭ يېنىنى بېسىپ ياتاتتى. [مۇسلىمدىن]

1112/3 ـ وعنْ أَبي هُريرةَ رضيَ اللَّه عنهُ، قالَ: قال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا صَلَّى أَحَدُكُمْ ركْعَتَي الفَجْرِ فَلْيَضطَجِعْ عَلى يمِينِهِ». رَوَاه أَبو داود، والترمذي بأَسانِيدَ صحيحةٍ. قالَ الترمذي: حديثٌ حَسَنٌ صَحِيحٌ.

**1112/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىرەرسىڭلار بامداتنىڭ سۈننىتىنى ئوقۇپ بولسا، ئوڭ يېنىنى بېسىپ ياتسۇن» . [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 199 ـ باب

### پىشىنىنىڭ سۈننىتى توغرىسىدا

1113/1 ـ عَنِ ابنِ عُمَرَ، رَضيَ اللَّه عنهُما، قالَ: صلَّيْتُ مَع رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ركْعَتَيْنِ قَبْلَ الظُّهْرِ، ورَكْعَتيْنِ بعدَهَا. متفقٌ عليه.

**1113/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن پىشىنىنىڭ پەرزىدىن بۇرۇن ئىككى رەكئەت، كېيىن ئىككى رەكئەت سۈننەت ناماز ئوقۇدۇم. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1114/2 ـ وعَنْ عائِشَةَ رَضِيَ اللَّه عنْهَا، أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كان لا يدعُ أَرْبعاً قَبْلَ الظُّهْرِ، رواه البخاريُّ.

**1114/2** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پىشىنىنىڭ پەرزىدىن ئىلگىرىكى تۆت رەكئەت سۈننەتنى تەرك ئەتمەيتتى. [بۇخارىدىن].

1115/3 ـ وَعَنها قالتْ: كانَ النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُصَلِّي في بَيْتي قَبْلَ الظُّهْرِ أَرْبَعاً، ثم يخْرُجُ فَيُصلِّي بالنَّاسِ، ثُمَّ يدخُلُ فَيُصَلِّي رَكْعَتَيْنْ، وَكانَ يُصلِّي بالنَّاسِ المَغْرِب، ثُمَّ يَدْخُلُ بيتي فَيُصلِّي رَكْعَتَيْنِ، وَيُصَلِّي بالنَّاسِ العِشاءَ، وَيدْخُلُ بَيْتي فَيُصلِّي رَكْعَتَيْنِ. رواه مسلم.

**1115/3** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنىڭ ئۆيۈمدە پىشىنىنىڭ پەرزىدىن ئىلگىرى تۆت رەكئەت سۈننىتىنى ئوقۇيتتى. ئاندىن

چىقىپ كىشىلەرگە پەرزنى ئوقۇپ بېرىپ ئاندىن ئۆيگە كىرىپ ئىككى رەكئەت ئاخىر سۈننىتىنى ئوقۇيتتى. كىشىلەرگە شامنى ئوقۇپ بېرىپ ئاندىن مېنىڭ ئۆيۈمگە قايتىپ كىرىپ ئىككى رەكئەت سۈننەتنى ئوقۇيتتى. كىشىلەرگە خۇپتەننى ئوقۇپ بېرىپ، ئاندىن مېنىڭ ئۆيۈمگە قايتىپ كىرىپ ئىككى رەكئەت سۈننەتنى ئوقۇيتتى. [مۇسلىمدىن]

1116/4 ـ وعن أُمِّ حَبِيبَةَ رَضِيَ اللَّه عنها قَالَتْ: قال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ حَافظَ عَلى أَرْبَعِ ركعَاتٍ قَبْلَ الظُّهْرِ، وَأَرْبعٍ بَعْدَهَا، حَرَّمَهُ اللَّه على النَّارَ». رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1116/4** ـ ئۇممۇ ھەبىيبە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى پېشىننىڭ پەرزىدىن بۇرۇن تۆت رەكئەت سۈننەت ۋە پېشىندىن كېيىن تۆت رەكئەت سۈننەت ئوقۇشنى داۋاملاشتۇرسا، اللّٰه ئۇ كىشىگە دوزاخنى ھارام قىلىدۇ». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1117/5 ـ وعَنْ عبدِ اللَّهِ بن السائب رضِيَ اللَّه عَنْهُ أَنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ يُصَلِّي أَرْبعاً بعْدَ أن تَزول الشَّمْسُ قَبْلَ الظُّهْرِ، وقَالَ: «إِنَّهَا سَاعَةٌ تُفْتَحُ فِيهَا أَبوابُ السَّمَاءِ، فأُحِبُّ أَن يَصعَدَ لي فيها عمَلٌ صَالِحٌ» رواه الترمذي وقالَ: حديثٌ حسنٌ.

**1117/5** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى سائىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۈن قايرىلغاندىن كېيىن، پېشىننىڭ پەرزىدىن ئىلگىرى تۆت رەكئەت سۈننەت ناماز ئوقۇيتتى. ۋە: «بۇ ئاسماننىڭ ئىشىكى ئېچىلىدىغان ۋاقىت، مەن مۇشۇ ۋاقىتتا ياخشى ئەمەلىمنىڭ ئاسمانغا ئۆرلىشىنى ياخشى كۆرىمەن»دەيتتى. [تىرمىزىدىن]

1118/6 ـ وعَنْ عَائِشَةَ رَضِيَ اللَّه عنْهَا، أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ إِذا لَمْ يُصَلِّ أَرْبعاً قبْلَ الظهْرِ، صَلاَّهُنَّ بعْدَهَا. رَوَاهُ الترمذيُّ وَقَالَ: حديثٌ حسنٌ.

**1118/6** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پېشىننىڭ پەرزىدىن بۇرۇن تۆت رەكئەت سۈننەتنى ئوقۇيالمىسا ئۇنى پەرز كېيىن ئوقۇۋالاتتى. [تىرمىزىدىن]

## 200 ـ باب

## ئەسرنىڭ سۈننىتى توغرىسىدا

1119/1 ـ عنْ عليِّ بنِ أَبي طَالِبٍ رضي اللَّه عنْهُ، قالَ: كانَ النَّبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُصلِّي قَبْلَ العَصْرِ أَرْبَعَ رَكعَاتٍ، يَفْصِلُ بَيْنَهُنَّ بِالتَّسْلِيمِ عَلى الملاَئِكَةِ المقربِينَ، وَمَنْ تبِعَهُمْ مِنَ المسْلِمِين وَالمؤمِنِينَ. رواه الترمذي وقالَ: حديثٌ حسنٌ.

**1119/1** ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەسردىن ئىلگىرى تۆت رەكئەت ناماز ئوقۇپ ئوتتۇرىسىنى اللّٰه غا يېقىن پەرىشتە

ۋە الله نى ئۇلۇغلاشتا ئۇلارغا ئەگەشكەن مۆمىن مۇسۇلمانلارغا سالام بېرىش بىلەن ئايرىيتتى. (دېيىلىۋاتقان ئەگىشىش تەۋھىدكە ئەگىشىشتۇر). [تىرمىزىدىن]

1120/2 ـ وعَن ابن عُمَرَ رَضِيَ اللَّه عنْهُمَا، عنِ النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قالَ: «رَحِمَ اللَّه امْرَءاً صلَّى قبْلَ العَصْرِ أَرْبعاً». رَوَاه أبو د ود، والترمذي وقالَ: حديثٌ حَسَنٌ.

**1120/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەسىرنىڭ پەرزىدىن ئىلگىرى تۆت رەكئەت ناماز ئوقۇغان كىشىگە الله رەھمەت قىلسۇن». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1121/3 ـ وعنْ عليٍّ بن أَبي طالبٍ، رَضِيَ اللَّه عنهُ، أَنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ يُصَلِّي قَبْلَ العَصرِ رَكْعَتَيْنِ. رَوَاه أبو داود بإِسناد صحيح.

**1121/3** ـ ئەلي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەسىرنىڭ پەرزىدىن ئىلگىرى ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 201 ـ باب

### شامنىڭ پەرزىدىن بۇرۇنقى ۋە كېيىنكى سۈننەتلەر توغرىسىدا

ئىلگىرىكى بابلاردا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر ۋە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالارنىڭ سەھىھ ھەدىسلىرىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شامنىڭ پەرزىدىن كېيىن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيدىغانلىقى سۆزلەپ ئۆتۈلدى.

1122/1 ـ وَعَنْ عَبْدِ اللَّهِ بنِ مُغَفَّلٍ رَضِيَ اللَّه عنهُ، عَنِ النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «صَلُّوا قَبلَ المَغرِب» قَالَ في الثَّالثَةِ: «لِمَنْ شَاءَ» رواه البخاريُّ.

**1122/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مۇغەففەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شامنىڭ پەرزىدىن ئىلگىرى ناماز ئوقۇڭلار» دېدى، ئۈچىنچى قېتىمدا: «خالىغان كىشى ئوقۇسۇن» دېدى. [بۇخارىدىن]

1123/2 ـ وعن أَنسٍ رَضِيَ اللَّه عَنْه قالَ: لَقَدْ رَأَيْتُ كِبارَ أَصحابِ رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَبْتَدِرُونَ السَّوَارِيَ عندَ المَغربِ. رواه البخاري.

**1123/2** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن شامغا ئەزان ئېيتىلغاندا ساھابىلارنىڭ چوڭلىرىنىڭ نەفلە ئوقۇش ئۈچۈن تۈۋرۈكلەرنىڭ ئۇدۇلغا ئالدىراپ ماڭغانلىقىنى كۆردۈم. [بۇخارىدىن]

**1124/3** - وعَنْهُ قَالَ: كُنَّا نُصَلِّي عَلَى عَهدِ رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رَكعَتيْنِ بعدَ غُروبِ الشَّمْس قَبلَ المَغربِ، فقيلَ: أَكانَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم صَلاَّهُمَا؟ قال: كانَ يَرانَا نُصَلِّيهِمَا فَلَمْ يَأْمُرْنَا وَلَمْ يَنْهَنا. رَوَاه مُسْلِمٌ.

**3/1124** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاقتىدا كۈن ئولتۇرغاندىن كېيىن، شامدىن ئىلگىرى ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيتتۇق ـ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامۇ شۇ نامازنى ئوقۇمتى؟ دەپ سورالدى. ئەنەس: بۇ ئىككى رەكئەت نامازنى ئوقۇغۇنىمىزنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆرۈپ، بىزنى ئوقۇشقا بۇيرىمايتتى ياكى چەكلىمەيتتى، دېدى. [مۇسلىمدىن]

**1125/4** ـ وعنه قَالَ: كُنَّا بِالمَدِينَةِ فإذا أَذَّنَ المُؤَذِّنُ لِصَلاةِ المَغرِبِ، ابْتَدَرُوا السَّوَارِيَ، فَرَكَعُوا رَكعَتْين، حَتى إنَّ الرَّجُلَ الغَرِيبَ ليَدخُلُ المَسجدَ فَيَحْسَبُ أنَّ الصَّلاةَ قد صُلِّيتْ من كَثرَةِ مَنْ يُصَلِّيهما. رَوَاهُ مُسْلِمٌ.

**1125/4** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: مەدىنىدىكى ۋاقتىمىزدا شامغا ئەزان ئېيتىلسا كىشىلەر تۈۋرۈكلەرنىڭ ئۇدۇلىغا ئالدىراپ بېرىپ ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى. ھەتتا شۇ ئىككى رەكئەت نەفلە نامازنى ئوقۇيدىغانلارنىڭ كۆپلىكىدىن مەسچىتكە بىرەر مۇساپىر كىرىپ قالسا شام ئوقۇلۇپ بولغان ئوخشايدۇ، دەپ ئويلاپ قالاتتى. [مۇسلىمدىن]

## 202 ـ باب

## خۇپتەننىڭ پەرزدىن بۇرۇنقى ۋە كېيىنكى سۈننەتلەر توغرىسىدا

فيهِ حديثُ ابنِ عُمَرَ السَّابقُ: صَلَّيْتُ مَعَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رَكعَتَيْنِ بَعْدَ العِشَاءِ، وحديثُ عبدِ اللَّهِ بنِ مُغَفَّل: «بَيْنَ كلِّ أَذَانيْنِ صَلاةٌ» متفقٌ عليه. كما سبَقَ.

بۇ باب ھەققىدە ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن خۇپتەننىڭ پەرزدىن كېيىن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇدۇم دېگەن ھەدىس ۋە ئابدۇللاھ ئىبنى مۇغەففەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ھەر ئىككى ئەزاننىڭ ئوتتۇرىسىدا ناماز» دېگەن ھەدىسى يۇقىرىدا بايان قىلىنىپ ئۆتتۈلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 203 ـ باب

## جۇمە نامىزىنىڭ سۈننىتى توغرىسىدا

فِيهِ حديثُ ابنِ عُمرَ السَّابِقُ أنَّهُ صلَّى مَعَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رَكعَتَيْنِ بَعْدَ الجُمُعَةِ. متفقٌ عليه.

بۇ باب ھەققىدە ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن جۇمەدىن كېيىن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇدۇم دېگەن ھەدىس يۇقىرىدا بايان قىلىنىپ ئۆتتۈلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1126/1** - عنْ أَبي هُريرةَ رضيَ اللَّه عَنْهُ قالَ: قال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إذا صَلَّى أَحدُكُمُ الجُمُعَةَ، فَلْيُصَلِّ بعْدَهَا أَرْبعاً» رواه مسلم.

**11126** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار جۈمەنىڭ پەرزىنى ئوقۇپ بولسا، جۈمەدىن كېيىن تۆت رەكئەت سۈننەت ئوقۇسۇن». [مۇسلىمدىن]

1127/2 ـ وَعَنِ ابنِ عُمرَ رَضِي اللَّه عَنْهُمَا أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ لا يُصلِّي بَعْدَ الجُمُعَةِ حتَّى يَنْصَرِف فَيُصَلِّي رَكْعَتيْنِ في بَيْتِهِ، رواه مسلم.

**1127/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جۈمەنىڭ پەرزىدىن كېيىن باشقا ناماز ئوقۇماي تۇرۇپ ئۆيگە قايتىپ ئاندىن ئۆيدە ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى. [مۇسلىمدىن]

## 204 ـ باب

## تەكىتلەنگەن ياكى تەكىتلەنمىگەن نەفلە نامازنىڭ ئۆيدە ئوقۇلۇشىنىڭ ياخشىلىقى، نەفلە ئوقۇش ئۈچۈن پەرز ئوقۇغان جايدىن يۆتكىلىش ياكى پەرز بىلەن نەفلىنىڭ ئارىسىنى سۆز ئارقىلىق بولسىمۇ ئايرىۋېتىشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

1128/1 ـ عَنْ زيدِ بنِ ثابتٍ رضِيَ اللَّه عَنْهُ، أَنَّ النَّبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «صلُّوا أَيُّها النَّاسُ في بُيُوتِكُمْ، فَإِنَّ أفضلَ الصَّلاةِ صلاةُ المَرْءِ في بَيْتِهِ إِلاَّ المكْتُوبَةَ» متفقٌ عليه.

**1128/1** ـ زەيدىبنى سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئى خالايىق! سىلەر ئۆيلىرىڭلاردىمۇ ناماز ئوقۇڭلار، چۈنكى، پەرز نامازدىن باشقا ئەڭ ئەۋزەل ناماز ئۆيدە ئوقۇلغان نامازدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1129/2** - وعن ابنِ عُمَرَ رضي اللَّه عنهُما عَنِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «اجْعَلُوا مِنْ صلاتِكُمْ في بُيُوتِكُمْ، ولا تَتَّخِذُوهَا قُبُوراً» متفقٌ عليه.

**1129/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «(نەفلە) نامازلىرىڭلارنى ئۆيىڭلاردە ئوقۇڭلار. ئۆيۈڭلارنى قەبرىستانلىقتەك (ئىبادەتتىن خالى) قىلىپ قويماڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1130/3 ـ وعَنْ جابِرٍ رَضِي اللَّه عَنْهُ قال: قَالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا قَضَى أَحَدُكُمْ صلاتَهُ في مسْجِدِهِ، فَلْيَجْعَلْ لِبَيْتِهِ نَصِيباً مِنْ صَلاتِهِ، فَإِنَّ اللَّه جَاعِلٌ في بيْتِهِ مِنْ صلاتِهِ خَيْراً» رواه مسلم.

**1130/3** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار، مەسچىتتىكى نامىزىنى ئوقۇپ بولسا نامىزىدىن ئۆيىگىمۇ بىر ئۈلۈش قالدۇرسۇن. چۈنكى، الله ئۇ كىشىنىڭ ئۆيدە ئوقۇغان نامىزىغا كاتتا ئەجىر ئاتا قىلغۇچىدۇر». [مۇسلىمدىن]

1131/4 ـ وعَنْ عُمَرَ بْنِ عطاءٍ أَنَّ نَافِعَ بْنَ جُبَيْر أَرْسلَهُ إِلى السَّائِب ابن أُخْتِ نَمِرٍ يَسْأَلُهُ عَنْ شَيْءٍ رَآهُ مِنْهُ مُعَاوِيةُ في الصَّلاةِ فَقَالَ: نَعمْ صَلَّيْتُ مَعَهُ الجُمُعَةَ في المقصُورَةِ، فَلَمَّا سَلَّمَ الإِمامُ، قُمتُ في مقَامِي، فَصلَّيْتُ،

فَلَما دَخل أَرْسلَ إِليَّ فقال: لا تَعُدْ لما فعَلتَ: إذا صلَّيْتَ الجُمُعَةَ، فَلا تَصِلْها بصلاةٍ حَتى تَتَكَلَّمَ أَوْ تخْرُجَ، فَإِنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَمرَنا بِذلكَ، أَنْ لا نُوصِلَ صلاةً بصلاةٍ حتَّى نَتَكَلَّمَ أَوْ نَخْرُجَ. رواه مسلم.

**1131/4** ـ ئۆمەر ئىبنى ئەتانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، نافى ئىبنى جۇبەير مېنى نەمرىنىڭ ھەمشىرىسىنىڭ ئوغلى سائىبنىڭ قېشىغا، مۇئاۋىيەنىڭ سائىبنىڭ ئوقۇغان نامىزىدا كۆرۈپ قالغان بىر ئىش توغرۇلۇق سائىبدىن سوراپ كېلىشكە ئەۋەتتى. سائىب مۇنداق دېدى: شۇنداق، مەن مۇئاۋىيە بىلەن مەسچىتنىڭ ئايرىم خانىسىدا جۇمە ئوقۇدۇم، ئىمام سالام بەرگەندىن كېيىن، ئورنۇمدىن تۇرۇپ پەرز ئوقۇغان جايىدا سۈننەت ئوقۇشقا باشلىدىم، مۇئاۋىيە ئۆيىگە بېرىپ ماڭا ئادەم ئەۋەتىپ: بۇندىن كېيىن بۇنداق قىلما، ئەگەر جۈمەنى ئوقۇپ بولساڭ سۆزلىمىگىچە ياكى ئۇ جايدىن يۆتكەلمىگىچە ناماز ئوقۇما. چۈنكى،پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى مۇشۇنداق قىلىشقا بىر ناماز ئوقۇغاندىن كېيىن گەپ قىلمىغۇچە ياكى جايىمىزدىن يۆتكەلمىگىچە يەنە بىر نامازنى باشلىماسلىققا بۇيرىغان، دېدى. [مۇسلىمدىن]

## 205 ـ باب

## ۋىتىر نامىزىغا قىزىقتۇرۇش، ئۇنىڭ كۈچلۈك تەكىتلەنگەن سۈننەت ئىكەنلىكى ۋە ئۇنىڭ ۋاقتىنىڭ بايانى توغرىسىدا

1132/1 ـ عَنْ عليّ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قالَ: الوتِرُ لَيْس بِحَتْمٍ كَصَلاةِ المكْتُوبَةِ، ولكِنْ سَنَّ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «إِنَّ اللَّه وِترٌ يُحِبُّ الْوِتْرَ، فأَوْتِرُوا، يَا أَهْلَ الْقُرْآنِ». رواه أبو داود والترمذي وقَالَ: حديثٌ حسنٌ.

**1/1132** ـ ئەلىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇكى ئۇ مۇنداق دېگەن: ۋىتىر نامىزى بەش ۋاخ نامازدەك پەرز قىلىنغان ئەمەس. لېكىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى سۈننەت قىلىپ مۇنداق دېگەن: «الله تاقتۇر، تاقنى ياخشى كۆرىدۇ، ئى قۇرئان ئەھلى! ۋىتىر ئوقۇڭلار!». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1133/2 ـ وَعَنْ عَائِشَةَ رضِيَ اللَّه عنْهَا، قَالَتْ: مِنْ كُلِّ الليْلِ قَدْ أَوْتَر رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِنْ أَوَّلِ اللَّيْلِ، ومَن أَوْسَطِهِ، وَمِنْ آخِرِهِ. وَانْتَهى وِتْرُهُ إِلى السَّحَرِ. متفقٌ عليه.

**2/1133** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر كېچىسى ۋىتىر نامىزىنى ياكى كېچىنىڭ ئەۋۋىلىدە، ياكى ئوتتۇرىلىرىدا ۋە ياكى ئاخىرىدا ئوقۇيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋىتىر نامىزى تاڭ سۈزۈلۈشتىن بۇرۇن ئاخىرلىشىپ بولاتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1134/3 ـ وعنِ ابنِ عُمرَ رَضِيَ اللَّه عَنْهما، عَنِ النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «اجْعلوا آخِرَ صلاتِكُمْ بِاللَّيْلِ وِتْراً» متفقٌ عليه

**1134/3** ـ ئــابدۇللاھ ئىبــنى ئۆمــەر رەزىيــەللاھۇ ئــەنھۇمادىن رىۋايــەت قىلىــنىدۇكى، پــەيغەمبەر ئەلەيھىسســـالام مۇنــداق دېگــەن: «كــېچىلىك نــامىزىڭلارنىڭ ئــاخىرىنى ۋىتىــر نــامىزى بىلــەن ئاخىرلاشتۇرۇڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1135/4** ـ وَعَنْ أبي سعيدٍ الخُدْرِيِّ رضِي اللَّه عَنْهُ، أنَّ النَّبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم قالَ: «أَوْتِرُوا قبْلَ أنْ تُصْبِحُوا» رواه مسلم.

**1135/4** ـ ئەبۇسەئىدىل خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تاڭ سۈزۈلۈشتىن بۇرۇن ۋىتىر ئوقۇڭلار». [مۇسلىمدىن]

**1136/5** ـ وعن عائشةَ، رضيَ اللَّه عَنْهَا، أنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ يُصلِّي صَلاتَهُ بِاللَّيْلِ، وهِي مُعْتَرِضَةٌ بينَ يَدَيهِ، فَإذا بقِيَ الوِتْرُ، أيقظها فَأَوْترتْ. رواه مسلم. وفي روايةٍ له: فَإذا بَقِيَ الوترُ قالَ: «قُومِي فَأَوْتِرِي يا عَائشةُ».

**1136/5** ـ ئائىشــە رەزىيــەللاھۇ ئــەنھادىن رىۋايــەت قىلىــنىدۇكى، ئــۇ مۇنــداق دېگــەن: پــەيغەمبەر ئەلەيھىسســالام كــېچىلىك نــامىزىنى ئوقۇيتــتى. شــۇ ۋاقىتتــا ئائىشــە ئــالدىدا توغرىســىغا ياتقــان ھــالدا ئۇخلايتــتى. ۋىتىــر نــامىزى قالغــاندا پــەيغەمبەر ئەلەيھىســسالام ئائىشــەنى ئويغىتــاتتى، ئائىشــەمۇ ۋىتىــر ئوقۇيتتى. [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: ۋىتىر قالغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئائىشە! تۇرۇڭ، ۋىتىر ئوقۇڭ» دېيىلگەن.

**1137/6** ـ وعَنِ ابن عُمَرَ رَضِيَ اللَّه عنهمَا، أنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «بَادِروا الصُّبْحَ بالوِتْرِ». رَوَاه أبو داود، والترمذي وقالَ: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1137/6** ـ ئــابدۇللاھ ئىبــنى ئۆمــەر رەزىيــەللاھۇ ئــەنھۇمادىن رىۋايــەت قىلىــنىدۇكى، پــەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تاڭ سۈزۈلۈشتىن بۇرۇن ۋىتىر ئوقۇشقا ئالدىراڭلار». [ئەبۇداۋۇدتىن]

**1138/7** ـ وعَنْ جابرٍ رضِي اللَّه عنْهُ، قَالَ: قالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم: «منْ خَافَ أنْ لا يَقُومِ مِنْ آخرِ اللَّيْلِ، فَلْيُوتِرْ أوَّلَهُ، ومنْ طمِع أنْ يقُومَ آخِرَهُ، فَليوتِرْ آخِرَ اللَّيْل، فإنَّ صلاة آخِرِ اللَّيْلِ مشْهُودةٌ، وذلكَ أفضَلُ» رواه مسلم.

**1138/7** ـ جــابىر رەزىيــەللاھۇ ئــەنھۇنىڭ مۇنــداق دېگــەنلىكى رىۋايــەت قىلىــنىدۇ، پــەيغەمبەر ئەلەيھىسســالام مۇنــداق دېگــەن: «كىمكــى كېچىنىــڭ ئاخىرىســدا تۇرالماســلىقتىن قورقســا، كېچىنىــڭ ئەۋۋىلىدە ۋىتىــر ئوقۇۋالسۇن، كىمكى كېچىدە ئويغىنىشقا ئىشەنچ قىلالىسا ۋىتىرنى كېچىنىڭ ئاخىرىدا ئوقۇسۇن. كېچىنىڭ ئاخىرىدىكى ناماز ھەققەتەن پەرىشتىلەر ھازىر بولىدىغان نامازدۇر. شۇڭا بۇ ۋاقىتتىكى ناماز ئەۋزەلدۇر». [مۇسلىمدىن]

206 ـ باب

چاشكا نامىزىنىڭ پەزىلىتى ۋە ئۇنىڭ ئاز ـ كۆپ ۋە ئوتتۇراھال بولۇشىنىڭ بايانى ۋە ئۇنى داۋاملىق ئوقۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش توغرىسىدا

1139/1 ـ عنْ أَبي هُريرةَ رَضي اللَّه عنْهُ، قال: أَوصَاني خَليلي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بثلاث صِيام ثَلاثَةِ أَيَّامٍ مِن كُلِّ شهر، وركْعتي الضُّحَى، وأَنْ أُوتِرَ قَبل أَنْ أَرْقُد» متفقٌ عليه. والإيتار قبل النوم إنما يُسْتَحَبُّ لمن لا يَثِقُ بالاستيقاظ آخر اللَّيل فإنْ وثق فآخر اللَّيل أفضل.

1139/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، دوستۇم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇشنى، ئىككى رەكئەت چاشكا نامىزى (كۈن نەيزە بويى كۆتۈرۈلگەندىن كېيىن) ئوقۇشنى ۋە ئۇخلاشتىن بۇرۇن ۋىتىر ئوقۇۋېلىشنى ۋەسىيەت قىلاتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئۇخلاشتىن بۇرۇن ۋىتىر ئوقۇش كېچىنىڭ ئاخىرىدا ئويغىنىشقا ئىشەنچ قىلالمايدىغان كىشى ئۈچۈن ياخشىدۇر. ئەگەر ئىشەنچ قىلالىسا ئاخىرىدا ئوقۇش ئەۋزەلدۇر.

1140/2 ـ وعَنْ أَبي ذَر رَضِي اللَّه عَنْهُ، عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «يُصبِحُ عَلى كُلِّ سُلامَى مِنْ أَحدِكُمْ صدقَةٌ: فَكُلُّ تَسبِيحة صدَقةٌ،وكل تحميدة صدقة، وكُل تَهليلَةٍ صدَقَةٌ، وَكُلُّ تكبيرة صدَقةٌ، وأَمر بالمعْروفِ صدقَةٌ، ونهيٌ عنِ المُنْكَرِ صدقَةٌ، ويُجْزِئ مِن ذلكَ ركْعتَانِ يركَعُهُما مِنَ الضحى» رواه مسلم.

1140/2 ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر كۈنى سىلەرنىڭ بىرىڭلارنىڭ ھەر بىر ئۇگىسىگە سەدىقە كېلىدۇ، ھەر بىر تەسبىھ سەدىقىدۇر، ھەر بىر ھەمدۇسانا سەدىقىدۇر، ھەر بىر لا ئىلاھە ئىللەللاھۇ سەدىقىدۇر، ھەر بىر تەكبىر سەدىقىدۇر، ياخشىلىققا بۇيرۇش، يامانلىقتىن توسۇش سەدىقىدۇر، بۇلارنىڭ ھەممىسىگە چاشكا ۋاقتىدا ئىككى رەكئەت چاشكا نامىزى ئوقۇش كۇپايە قىلىدۇ» [مۇسلىمدىن]

1141/3 ـ وعَنْ عائشةَ رضيَ اللَّه عَنْها، قالتْ: كانَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يصلِّي الضُّحَى أَرْبعاً، ويزَيدُ ما شاءَ اللَّه. رواه مسلم.

1141/3 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۆت رەكئەت چاشكا نامىزى ئوقۇيتتى، خالىسا زىيادە قىلاتتى. [مۇسلىمدىن]

1142/4 ـ وعنْ أُمِّ هانيءٍ فاخِتَةَ بنتِ أَبي طالبٍ رَضِيَ اللَّه عنْها، قَالتْ: ذهَبْتُ إِلى رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عامِ الفَتْحِ فوجدْتُه يغْتَسِلُ، فَلَمَّا فَرَغَ مِنْ غُسْلِهِ، صَلَّى ثَمانيَ رَكعاتٍ، وَذلكَ ضُحى. متفقٌ عليه. وهذا مختصر لفظ إحدى روايات مسلم.

1142/4 ـ ئۇممۇ ھانى رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەككە فەتھە بولغان يىلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئىزدەپ بارسام غۇسلى قىلىۋاتقان ئىكەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام غۇسلى قىلىپ بولۇپ سەككىز رەكئەت ناماز ئوقۇدى، بۇ چاشكا نامىزى ئىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

207 ـ باب

## كۈن نەيزە بويى كۆتۈرۈلگەندىن تاكى كۈن تىكلەشكىچە چاشكا نامىزى ئوقۇشنىڭ دۇرۇسلىقى، كۈن كۆتۈرۈلۈپ قاتتىق قىزىغاندا ئوقۇشنىڭ ئەۋزەللىكى توغرىسىدا

1143/1 ـ عن زيدِ بن أَرْقَم رَضِي اللَّه عنْهُ، أَنَّهُ رَأَى قَوْماً يُصَلُّونَ مِنَ الضُّحَى، فقال: أَمَا لَقَدْ عَلِمُوا أَنَّ الصَّلاَةَ في غَيْرِ هذهِ السَّاعَةِ أَفْضَلُ، إنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم قالَ: «صَلاةُ الأَوَّابِينَ حِينَ ترْمَضُ الفِصَالُ» رواه مسلم.

**1143/1** ـ زەيدىبنى ئەرقەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ كىشىلەرنىڭ چاشكا نامىزى ئوقۇۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ مۇنداق دېدى: بۇ كىشىلەر نامازنىڭ بۇ ۋاقىتتىن باشقا ۋاقىتتا ئوقۇلسا ئەۋزەل بولىدىغانلىقىنى شەكسىز بىلىدۇ. چۈنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تەۋبە قىلغۇچىلارنىڭ نامىزى بوتىلاقلار قىزىغان (كۈن قىزىغان) چاغدىكى نامازدۇر. [مۇسلىمدىن]

208 ـ باب

## مەسچىتكە سالام بېرىش نامىزىنى ئوقۇشقا قىزىقتۇرۇش، قايسى ۋاقىتتا مەسچىتكە كىرسە ئىككى رەكئەت مەسچىتكە سالام بېرىش نامىزىنىڭ نىيىتى بىلەن بولسۇن ياكى پەرز ياكى تەكىتلەنگەن سۈننەت ۋە ياكى باشقا سۈننەت نىيىتى بىلەن بولسۇن، ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇشتىن بۇرۇن ئولتۇرۇۋېلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1144/1 ـ عن أَبي قتادةَ رضِيَ اللَّه عَنْهُ، قالَ: قالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إذا دَخَلَ أَحَدُكم المسْجِدَ، فَلا يَجلِسْ حَتَّى يُصَلِّيَ رَكْعَتَيْنِ» متفقٌ عليه.

**1144/1** ـ ئەبۇقەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ قايسى بىرىڭلار، مەسچىتكە كىرسە، ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇماي ئولتۇرمىسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1145/2 ـ وعن جابِرٍ رضيَ اللَّه عنْهُ قالَ: أَتيْتُ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وهَو فِي المسْجِدِ، فَقَالَ: «صَلِّ ركْعَتيْن» متفقٌ عليه.

**1145/2** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلسەم، مەسچىتتە ئولتۇرغان ئىكەن، ماڭا: «ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇغىن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

209 ـ باب

تاھارەت ئالغاندىن كېيىن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

1146/1 ـ عن أبي هُريرةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ أنَّ رَسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ لِبلالٍ: «يَا بِلالُ حَدِّثْنِي بِأَرْجَى عَمَلٍ عَمِلْتَهُ في الإِسْلامِ، فَإِنِّي سمِعْتُ دَفَّ نَعْلَيْكَ بيْنَ يَديَّ في الجَنَّة» قَالَ: مَا عَمِلْتُ عَمَلاً أَرْجَى عنْدِي مِنْ أَنِّي لَم أَتَطَهَّرْ طُهُوراً في سَاعَةٍ مِنْ لَيْلٍ أَوْ نَهارٍ إِلاَّ صَلَّيْتُ بِذلكَ الطُّهورِ ما كُتِبَ لي أَنْ أُصَلِّيَ. متفقٌ عليه. وهذا لفظ البخاري.

**1146/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلالغا: «ئى بىلال ئىسلامدا قىلغان ئەڭ ئۈنۈملۈك ئەمەلىڭنى ماڭا سۆزلەپ بەرگىن، مەن جەننەتتە ئالدى تەرىپىمدىن كەشىڭنىڭ تاراقشىغان ئاۋازىنى ئاڭلىدىم» دېدى. بىلال: كېچە ياكى كۈندۈزنىڭ قايسى ۋاقتىدا تاھارەت ئالسام، شۇ تاھارىتىم بىلەن مېنىڭ ئوقۇشۇمغا نېسىپ بولغان نامازدىن ئۈمىدلىكرەك ئەمىلىمنىڭ بارلىقىنى بىلمەيمەن، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 210 ـ باب

## جۈمە كۈنىنىڭ پەزىلىتى ۋە جۈمە نامىزىنىڭ پەرزلىكى، جۈمە كۈنى غۇسلى قىلىش، خۇش ـ بۇي نەرسىلەرنى ئىشلىتىش، جۈمەگە بالدۇر بېرىش، جۈمە كۈنى دۇئا قىلىش، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ئېيتىشنىڭ پەزىلىتى، جۈمە كۈنى دۇئا ئىجابەت بولىدىغان ۋاقىتنىڭ بايانى ۋە جۈمەدىن كېيىن الله نى كۆپ ئەسلەشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَإِذَا قُضِيَتِ الصَّلاةُ فَانْتَشِرُوا فِي الْأَرْضِ وَابْتَغُوا مِنْ فَضْلِ اللَّهِ وَاذْكُرُوا اللَّهَ كَثِيراً لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ﴾ ﴿ناماز ئوقۇلۇپ بولغاندا زېمىندا تارىلىپ الله نىڭ پەزلىدىن تەلەپ قىلىڭلار، مەقسىدىڭلارغا ئېرىشىش ئۈچۈن الله نى ياد ئېتىڭلار﴾[1].

1147/1 ـ وعَنْ أَبي هُريرةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، قالَ: قالَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «خيْرُ يوْمٍ طلعَتْ عَلَيْهِ الشَّمْسُ يَوْمُ الجُمُعَةِ: فِيهِ خُلِقَ آدمُ، وَفيه أُدْخِلَ الجَنَّةَ، وفيه أُخْرِجَ مِنْهَا» رواه مسلم.

**1147/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كۈن چىققان كۈنلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسى جۈمە كۈنىدۇر. شۇ كۈنى ئادەم يارىتىلدى. شۇ كۈنى جەننەتكە كىرگۈزۈلدى ۋە شۇ كۈنى جەننەتتىن چىقىرىلدى». [مۇسلىمدىن]

1148/2 ـ وَعَنْهُ قَالَ: قال رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ تَوَضَّأَ فأَحْسَنَ الوُضُوءَ ثُمَّ أَتى الجُمُعَةَ، فاسْتَمَعَ وَأَنْصتَ، غُفِرَ لَهُ ما بَيْنَهُ وَبَيْنَ الجُمُعَةِ وزِيَادة ثَلاثَةِ أَيَّامٍ، وَمَنْ مَسَّ الحَصَى، فَقَدْ لَغَا» رواه مسلم.

**1148/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى تاھارىتىنى كامىل ئېلىپ جۈمەگە كېلىپ جىم ئولتۇرۇپ، خۇتبە ئاڭلىسا بۇ جۈمە بىلەن يەنە بىر جۈمە ئارىلىقىدىكى گۇناھى ۋە بۇنىڭغا يەنە ئۈچ كۈن ئىچىدىكى گۇناھى

[1] سۈرە جۇمۇئە 10 ـ ئايەت

قوشۇلۇپ ئەپۇ قىلىنىدۇ، كىمكى قولى بىلەن ئۇۋشاق تاشلارنى ئىتتىرىۋەتسىمۇ ئورۇنسىز ئىش قىلغان بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1149/3 ـ وَعَنْهُ عَنِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «الصَّلَوَاتُ الخَمْسُ والجُمُعَةُ إلى الجُمعةِ، وَرَمَضَانُ إلى رمَضَانَ، مُكَفِّرَاتٌ ما بيْنَهُنَّ إذا اجْتُنِبَتِ الكبَائِرُ» رواه مسلم.

**1149/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر بىر ئىنسان چوڭ گۇناھلارنى قىلمىغانلا بولسا، بەش ۋاخ ناماز بىر نامازدىن يەنە بىر نامازغىچە بولغان ئارىلىقتىكى گۇناھلارنى، جۈمە نامىزى، بىر جۈمەدىن يەنە بىر جۈمەگىچە بولغان ئارىلىقتىكى گۇناھلارنى، روزا بۇ رامىزاندىن ـ يەنە بىر رامزانغىچە بولغان ئارىلىقتىكى گۇناھلىرىنى يۇيىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1150/4 ـ وَعَنْهُ وعَنِ ابنِ عُمَرَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُمْ، أنَّهما سَمِعَا رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ عَلَى أعْوَادِ مِنْبَرِهِ: «لَيَنْتَهِيَنَّ أقْوَامٌ عَنْ وَدْعِهِمُ الجمُعَاتِ، أوْ لَيَخْتِمَنَّ اللَّه على قُلُوبِهِمْ، ثُمَّ لَيَكُونُنَّ مِنَ الغَافِلِينَ» رواه مسلم.

**1150/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە ۋە ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالاردىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ ئىككىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنبەرگە يۆلىنىپ تۇرۇپ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ جۈمەنى ئوقۇماي تاشلىۋېتىشلىرىدىن يانسۇن، ئەگەر يانمايدىكەن الله ئۇلارنىڭ قەلبلىرىنى پېچەتلىۋېتىدۇ. ئاندىن ئۇلار غەپلەتتە قالغۇچىلاردىن بولۇپ قالىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1151/5 ـ وَعَن ابنِ عُمَرَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُمَا، أنَّ رَسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قالَ: «إذا جاءَ أحَدُكُمُ الجُمُعَةَ، فَليَغْتَسِلْ» متفقٌ عليه.

**1151/5** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار جۈمەگە كەلمەكچى بولسا، غۇسلى قىلىپ كەلسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1152/6 ـ وعن أبي سعيدٍ الخُدْرِيِّ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، أنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «غُسْلُ يَوْمِ الجُمُعَةِ وَاجِبٌ على كلِّ مُحْتَلِمٍ» متفقٌ عليه.

**1152/6** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جۈمە كۈندە غۇسلى قىلىش ھەر بىر بالاغەتكە يەتكەن مۇسۇلمانغا ۋاجىپتۇر». (ئىختىيارى ۋاجىب) [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1153/7 ـ وَعَنْ سَمُرَةَ رَضِيَ اللَّهُ عنْهُ قالَ: قالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ تَوَضَّأَ يَوْمَ الجمعة فَبِها ونعمت، ومن اغتسلَ فالغُسْلُ أفضَل». رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديث حسن.

**1153/7** ـ سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى جۈمە كۈنى تاھارەت ئالسا ئۇمۇ ياخشى، قانداق بىر ئادەم جۈمە كۈنى غۇسلى قىلغان بولسا ئۇ تېخىمۇ ئەۋزەلدۇر». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1154/8 ـ وَعَنْ سَلمَانَ رَضِيَ اللَّه عنه، قال: قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يَغْتَسِلُ رَجُلٌ يَوْمَ الجُمُعَةِ، ويَتَطَهرُ ما استَطَاعَ مِنْ طُهْرٍ، وَيدَّهِنُ مِنْ دُهْنِهِ، أَو يَمَسُّ مِن طِيبِ بَيتِهِ، ثُمَّ يَخْرُجُ فلا يُفرِّق بَيْنَ اثَنَيْنِ، ثُمَّ يُصَلِّي مَا كُتِبَ لَهُ، ثُمَّ يُنْصِتُ إذا تكلَّم الإمَامُ، إلاَّ غُفِرَ لهُ ما بَيْنَه وبيْنَ الجُمُعَةِ الأخرَى» رواه البخاري.

**1154/8** ـ سەلمان فارسى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر كىشى جۈمە كۈنىدە غۇسلى قىلىپ ئىمكانىيەتىنىڭ يېتىشىچە پاكلىنىپ ئۆزىنىڭ مايلىرى بىلەن مايلىنىپ ياكى ئۆيىدە بار خۇش ـ بۇي نەرسىلەرنى ئىشلىتىپ ئاندىن مەسچىتكە كېلىپ، ئىككى ئادەمنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋەتمەي ئۆزىگە پۈتۈلگەن نامازنى ئوقۇپ، ئىمام خۇتبە سۆزلىگەندە جىم ئولتۇرسا ئۇنىڭ ئىككى جۈمە ئارىلىقىدىكى گۇناھى كەچۈرۈۋېتىلىدۇ».
[بۇخارىدىن]

1155/9 ـ وعَنْ أَبي هُريرةَ رضي اللَّه عَنْهُ، أَنَّ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَن اغْتَسَلَ يَوْمَ الجُمُعَةِ غُسْلَ الجَنَابَةِ، ثُمَّ رَاحَ في الساعة الأولى، فكَأَنَّمَا قرَّبَ بَدنَةً، ومنْ رَاحَ في السَّاعَةِ الثَّانِيَة، فكأنَّما قَرَّبَ بَقَرَةً، وَمَنْ رَاحَ في السَاعَةِ الثَالِثَةِ، فَكأنَّما قَرَّبَ كَبْشاً أَقرَنَ، ومنْ رَاحَ في السَّاعَةِ الرَّابِعةِ، فَكأنَّما قَرَّبَ دَجَاجَةً، ومنْ رَاحَ في السَّاعَةِ الخامِسةِ فكأنَّما قَرَّبَ بيْضَةً، فَإذا خَرَجَ الإمامُ، حَضَرَتِ الملائِكَةُ يَسْتمِعُونَ الذِّكرَ» متفقٌ عليه.

**1155/9** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى جۈمە كۈنى غۇسلى قىلىپ، ئاندىن جۈمەگە دەسلەپكى قەدەمدە بارسا تۆگە قۇربانلىق قىلغاندەك ساۋاب بولىدۇ. ئىككىنچى قەدەمدە بارسا كالا قۇربانلىق قىلغاندەك ساۋاب بولىدۇ. ئۈچىنچى قەدەمدە بارسا مۈڭگۈزلۈك قوشقار قۇربانلىق قىلغاندەك ساۋاب بولىدۇ. ، تۆتىنچى قەدەمدە بارسا توخۇ قۇربانلىق قىلغاندەك ساۋاب بولىدۇ، بەشىنچى قەدەمدە بارسا تۇخۇم سەدىقە قىلغاندەك ساۋاب بولىدۇ. ئىمام خۇتبىگە چىقسا مالائىكىلەر دەپتەرلىرىنى قاتلاپ قويۇپ ئىمامنىڭ سۆزىگە قۇلاق سالىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1156/10 ـ وعَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ذكر يَوْمَ الجُمُعَةِ، فَقَالَ: «فِيه سَاعَةٌ لا يُوَافِقها عَبْدٌ مُسلِمٌ، وَهُو قَائِمٌ يُصَلِّي يسأَلُ اللَّه شَيْئاً، إلاَّ أعْطَاهُ إيَّاه» وَأَشَارَ بِيدِهِ يُقَلِّلُهَا، متفقٌ عليه.

**1156/10** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جۈمە توغرىسىدا سۆز قىلىپ: «جۈمە كۈنىدە دۇئا ئىجابەت بولىدىغان بىر ۋاقىت بار بولۇپ، مۇسۇلمان بەندە شۇ ئۆرە تۇرۇپ دۇئا قىلىپ، الله دىن بىر نەرسە سورىغان ھالەتتە شۇ ۋاقىتقا ئۇدۇللىشىپ قالسا، الله ئۇ كىشىنىڭ سورىغان نەرسىسىنى بېرىدۇ» دەپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قولى بىلەن ئۇ ۋاقىتنىڭ ناھايىتى قىسقا ئىكەنلىكىگە ئىشارەت قىلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1157/11 ـ وَعنْ أَبي بُردَةَ بنِ أَبي مُوسى الأشعَرِيِّ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، قَالَ: قَالَ عَبْدُ اللَّهِ ابنُ عُمرَ رضِيَ اللَّه عنْهُمَا: أَسَمِعْت أَبَاكَ يُحَدِّثُ عَن رَسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في شَأْنِ ساعَةِ الجُمُعَةِ؟ قَالَ: قلتُ: نعمْ،

سَمِعتُهُ يقُولُ: سمِعْتُ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «هي ما بيْنَ أَنْ يَجلِسَ الإِمامُ إِلى أَنْ تُقضَى الصَّلاةُ» رواه مسلم.

**1157/11** ـ ئەبۇبۇردە ئىبنى ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ماڭا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر : سەن ئاتاڭدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ جۈمە كۈنىدىكى ۋاقىت توغرىلىق سۆزلەپ بەرگىنىنى ئاڭلىغانمۇ؟ دېدى. مەن: ھەئە، ئاتامدىن ئاڭلىدىم. ئاتام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئۇ ۋاقىت ئىمام خۇتبىگە ئولتۇرغاندىن تارتىپ ناماز ئادا قىلىنىپ بولغىچىلىك ئارىلىقتىكى ۋاقىتتۇر» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىكەن. [مۇسلىمدىن]

1158/12 ـ وعَنْ أَوسِ بنِ أَوسٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ مِنْ أَفضَلِ أَيَّامِكُمْ يَوْمَ الجُمُعَةِ، فأَكثروا عليَّ مِنَ الصَّلاةِ فِيهِ، فَإِنَّ صَلاتَكُمْ مَعْروضَةٌ عليَّ» رواه أبو داود بإِسناد صحيح.

**1158/12** ـ ئەۋس ئىبنى ئەۋس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ كۈنلىرىڭلارنىڭ ئەۋزىلى جۈمە كۈنىدۇر. جۈمە كۈنى ماڭا دۇرۇتنى كۆپ ئېيتىڭلار، چەزمەنكى سىلەرنىڭ ئېيتقان دۇرۇتىڭلار ماڭا توغرىلىنىپ تۇرىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 211 ـ باب

## ئاشكارا بىر نېمەتكە ئېرىشكەندە ياكى ئاشكارا بىر بالا ـ قازا قايتۇرۇلغاندا شۈكرى سەجدىسى قىلىشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

1159/1 ـ عَنْ سَعْدِ بنِ أَبي وَقَّاصٍ رَضِيَ اللَّه عنهُ قَالَ: خَرَجْنَا مَعَ رَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِن مَكَّةَ نُرِيدُ المَدِينَةَ، فَلَمَّا كُنَّا قَرِيبًا مِن عَزْوَراءَ نَزَلَ ثُمَّ رَفَعَ يَدَيْهِ، فدعَا اللَّه سَاعَةً، ثُمَّ خَرَّ سَاجِدًا، فَمَكَثَ طَوِيلاً، ثُمَّ قامَ فَرَفَعَ يَدَيْهِ، ساعَةً، ثُمَّ خَرَّ ساجِدًا فعَلَهُ ثَلاثاً وَقَالَ: «إِنِّي سَأَلْتُ رَبِّي، وَشَفَعْتُ لأُمَّتِي، فَأَعْطَانِي ثُلُثَ أُمَّتي، فَخَررتُ ساجدًا لِرَبِّي شُكرًا، ثُمَّ رَفعْتُ رَأْسِي، فَسَأَلْتُ رَبِّي لأُمَّتي، فَأَعْطَانِي ثُلثَ أُمَّتي، فخررْتُ ساجداً لربِّي شُكراً، ثمَّ رَفعْت رَأْسِي فَسَأَلتُ رَبِّي لأُمَّتي، فَأَعطاني الثُّلُثَ الآخَرَ، فَخَرَرتُ ساجِدا لِرَبِّي» رواه أبو داود.

**1159/1** ـ سەئىد ئىبنى ئەبۇۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن مەككىدىن مەدىنىگە قاراپ يولغا چىقتۇق. غەزۋارا دېگەن جايغا يېقىن بارغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چۈشۈپ قولىنى كۆتۈرۈپ الله غا ئۇزۇن دۇئا قىلدى. ئاندىن سەجدىگە بېرىپ ئۇزاق تۇردى. ئاندىن تۇرۇپ قولىنى كۆتۈرۈپ يەنە ئۇزۇن دۇئا قىلدى. ئاندىن يەنە سەجدىگە باردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئىشنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى،« الله دىن ئۈممەتلىرىمگە شاپائەت قىلىشىمنى سورىدىم. الله ماڭا ئۈممىتىمنىڭ ئۈچتىن بىرىنى بەردى. شۈكرى قىلىش يۈزىسىدىن سەجدە قىلدىم. ئاندىن بېشىمنى كۆتۈرۈپ، رەببىمدىن ئۈممەتلىرىمنى سورىدىم.

رەببىم ماڭا ئۇممىتىمنىڭ يەنە ئۈچتىن بىرىنى بەردى. شۈكرى قىلىش يۈزىسىدىن رەببىمگە سەجدە قىلدىم. ئاندىن بېشىمنى كۆتۈرۈپ ئۇممىتىمنى سورىدىم. رەببىم ماڭا ئۇممىتىمنىڭ ئاخىرقى ئۈچتىن بىرىنى بەردى. شۇنىڭ بىلەن رەببىمگە شۈكرى سەجدىسى قىلىپ يىقىلدىم». [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 212 ـ باب

## كېچىدە ناماز ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿وَمِنَ اللَّيْلِ فَتَهَجَّدْ بِهِ نَافِلَةً لَكَ عَسَى أَنْ يَبْعَثَكَ رَبُّكَ مَقَاماً مَحْمُوداً﴾ ﴿ساڭا نەپلە (ئىبادەت) بولۇشى ئۈچۈن، كېچىنىڭ بىر قىسمىدا (ناماز ئوقۇشقا، قۇرئان ئوقۇشقا) ئويغانغىن، (ئى مۇھەممەد!) پەرۋەردىگارىڭنىڭ سېنى مەدھىيىلىنىدىغان ئورۇنغا (يەنى بۈيۈك شاپائەت ماقامىغا) تۇرغۇزۇشى مۇھەققەقتۇر﴾[1] ﴿تَتَجَافَى جُنُوبُهُمْ عَنِ الْمَضَاجِعِ﴾ ﴿ئۇلارنىڭ يانلىرى ئورۇن ـ كۆرپىدىن يىراق بولىدۇ (يەنى ئۇلار كېچىسى ئىبادەت قىلىپ ئاز ئۇخلايدۇ)، ئۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ (ئازابىدىن) قورقۇپ، (رەھمىتىنى) ئۈمىد قىلىپ ئۇنىڭغا دۇئا قىلىدۇ، ئۇلارغا بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن (ياخشىلىق يوللىرىغا ) سەرپ قىلىدۇ﴾[2] ﴿كَانُوا قَلِيلاً مِنَ اللَّيْلِ مَا يَهْجَعُونَ﴾ ﴿ئۇلار كېچىسى ئاز ئۇخلايتتى﴾[3].

1160/1 ـ وعَن عائِشَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْها، قَالَتْ: كَانَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُومُ مِنَ اللَّيْلِ حَتى تَتَفطَّرَ قَدَمَاه، فَقُلْتُ لَهُ: لِمَ تَصْنَعُ هذا يا رسُول اللَّهِ وَقد غُفِرَ لَكَ ما تَقدَّم مِن ذَنْبِك وَمَا تَأَخَّرَ؟ قَالَ: «أَفَلا أَكُونُ عَبْدًا شَكُورًا». متفقٌ عليه. وعَنِ المغيرةِ بنِ شعبةَ نحوهُ، متفقٌ عليه.

**1160/1** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىسى ناماز ئوقۇپ پۇتلىرى ئىششىپ كېتەتتى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! نېمە ئۈچۈن شۇنداق قىلىسەن؟ ۋەھالەنكى سېنىڭ ئىلگىرىكى ۋە كېيىنكى بارلىق گۇناھلىرىڭ مەغپىرەت قىلىنغان تۇرسا؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله غا شۈكرى قىلغۇچى بەندە بولمايمەنمۇ؟» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1161/2 ـ وَعَنْ عليٍّ رَضِيَ اللَّه عنْهُ، أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم طَرقَهُ وَفاطِمَةَ لَيْلاً، فَقَالَ: «أَلا تُصلِّيَانِ؟» متفقٌ عليه. «طرقَهُ»: أَتَاهُ لَيْلا.

**1161/2** ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىسى مېنىڭ بىلەن پاتىمەنىڭ قېشىغا كېلىپ «قوپۇپ ناماز ئوقۇمامسىلەر؟» دەيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

[1] سۈرە ئىسرا 79 ـ ئايەت.
[2] سۈرە سەجدە 16 ـ ئايەت.
[3] سۈرە زارىيات 17 ـ ئايەت.

1162/3 ـ وعَن سالمِ بنِ عبدِ اللَّهِ بنِ عُمَرَ بنِ الخَطَّابِ رضي اللَّه عَنْهُم، عَن أَبِيه: أَنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «نِعْمَ الرَّجلُ عبدُ اللَّهِ لَو كانَ يُصَلِّي مِنَ اللَّيْلِ» قالَ سالِمٌ: فَكَانَ عَبْدُ اللَّهِ بعْدَ ذلكَ لا يَنَامُ مِنَ اللَّيْلِ إِلاَّ قَلِيلاً. متفقٌ عليه.

**1162/3** ـ سالىم ئىبنى ئابدۇللاھ ئاتىسى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئابدۇللاھ كېچىسى ناماز ئوقۇغان بولسا نېمە دېگەن ياخشى ئادەم بولغان بولاتتى ھە؟» دېدى. سالىم: شۇ سۆزدىن كېيىن ئابدۇللاھ كېچىسى ناھايىتى ئاز ئۇخلايتتى، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1163/4 ـ وَعن عبدِ اللَّهِ بنِ عَمْرِو بنِ العاصِ رضيَ اللَّه عَنْهُمَا قالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَا عَبْدَ اللَّهِ لا تكن مِثْلَ فُلانٍ: كانَ يَقُومُ اللَّيْلَ فَتَرَكَ قِيَامَ اللَّيْلِ» متفقٌ عليه.

**1163/4** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئى ئابدۇللاھ، سەن پالانچىدەك بولما، ئۇ كېچىسى تۇرۇپ ناماز ئوقۇيتتى كېيىن كېچىلىك نامىزىنى تاشلاپ قويدى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1164/5 ـ وعن ابنِ مَسْعُودٍ رضيَ اللَّه عنْهُ، قَالَ: ذُكِرَ عِنْدَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رَجُلٌ نَامَ لَيْلَةً حَتى أَصبحَ، قالَ: «ذاكَ رَجُلٌ بال الشَّيْطَانُ في أُذنَيْهِ أَو قال: في أُذنِه»، متفقٌ عليه.

**1164/5** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدا بىر كىشىنىڭ كېچىسى تاڭ ئاتقۇچە ئۇخلايدىغانلىقى تىلغا ئېلىنغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنىڭ ئىككى قۇلىقىغا شەيتان سىيىپ قويغان ئادەم ئىكەن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1165/6 ـ وعن أَبي هُرَيرَةَ، رَضِي اللَّه عَنْهُ، أَنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «يَعْقِدُ الشَّيْطَانُ عَلى قافِيَةِ رَأْسِ أَحَدِكُم، إِذا هُوَ نَامَ، ثَلاثَ عُقدٍ، يَضرِب عَلى كلِّ عُقدَةٍ: عَلَيْكَ لَيْلٌ طَوِيلٌ فَارقُدْ، فإِنْ اسْتَيْقَظَ، فَذَكَرَ اللَّه تَعَالَى انحلَّت عُقْدَةٌ، فإِنْ توضأَ انحَلَّت عُقدَةٌ، فَإِن صلَّى انحَلَّت عُقدُهُ كُلُّهَا، فأَصبَحَ نشِيطاً طَيِّبَ النَّفسِ، وَإِلاَّ أَصبح خَبِيثَ النَّفْسِ كَسْلانَ» متفقٌ عليه. قافِيَةُ الرَّأْسِ: آخِرُهُ.

**1165/6** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرەرىڭلار ئۇخلىغان چاغدا بېشىنىڭ كەينى تەرىپىگە شەيتان ئۈچ تۈگۈن چىگىدۇ. ھەر بىر تۈگۈنگە: ساڭا كېچە ئۇزۇن، ئۇخلاۋەرگىن، دەپ دەم سالىدۇ. ئەگەر ئۇ كىشى ئويغىنىپ الله نى ئەسلىسە بىر تۈگۈن يېشىلىدۇ. تاھارەت ئالسا بىر تۈگۈن، ناماز ئوقۇسا يەنە بىر تۈگۈن يېشىلىپ روھلۇق، ۋۇجۇدى پاك ھالەتتە تۇرىدۇ. ئەگەر ئۇنداق قىلمىسا ھورۇن، ۋۇجۇدى مەينەت ھالەتتە تۇرىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1166/7 ـ وَعن عبدِ اللَّهِ بنِ سَلاَمٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «أَيُّهَا النَّاسُ أَفْشوا السَّلامَ، وَأَطْعِمُوا الطَّعَامَ، وَصَلُّوا باللَّيْل وَالنَّاسُ نِيامٌ، تَدخُلُوا الجَنَّةَ بِسَلامٍ».

رواهُ الترمذيُّ وقالَ: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1166/7** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى سالام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئى خالايىق! سالامنى ئاشكارا قىلىڭلار، كىشىلەرگە تائام بېرىڭلار، كېچىسى كىشىلەر ئۇخلاۋاتقاندا قوپۇپ ناماز ئوقۇڭلار، شۇندىلا جەننەتكە سالامەت كىرەلەيسىلەر». [تىرمىزىدىن]

1167/8 ـ وعنْ أبي هُريرةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قالَ: قالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَفْضَلُ الصيَّامِ بعْدَ رَمَضَانَ شَهْرُ اللَّهِ المُحَرَّمُ، وَأَفْضَلُ الصَّلاةِ بعدَ الفَرِيضَةِ صَلاةُ اللَّيْلِ» رواه مُسلِمٌ.

**1167/8** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «رامزاندىن قالسىلا ئەڭ ئەۋزەل روزا مۇھەررەم ئېيىنىڭ روزىسىدۇر، پەرز نامازدىن قالسىلا ئەڭ ئەۋزەل ناماز كېچىلىك نامازدۇر». [مۇسلىمدىن]

1168/9 ـ وعَنِ ابنِ عُمَرَ رضِيَ اللَّه عَنْهُمَا، أن النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «صَلاةُ اللَّيْلِ مَثْنَى مَثْنَى، فَإِذا خِفْتَ الصُّبْحَ فَأَوْتِرْ بِواحِدَةٍ» متفقٌ عليه.

**1168/9** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كېچىلىك ناماز ئىككى رەكئەت، ئىككى رەكئەتتىن بولىدۇ، ئەگەر تاڭ سۈزۈلۈپ قېلىشىدىن قورقسا، ۋىتىر نامىزىنى بىر رەكئەت قىلىپ، ئوقۇۋالغىن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1169/10 ـ وَعَنْهُ قَالَ: كَانَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُصلِّي منَ اللَّيْل مَثْنَى مَثْنَى، وَيُوتِرُ بِرَكعة. متفقٌ عليه.

**1169/10** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىسى ئىككى رەكئەت، ئىككى رەكئەتتىن ناماز ئوقۇپ ئاخىرىدا بىر رەكئەت ۋىتىر ئوقۇيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1170/11 ـ وعنْ أَنَسٍ رضِي اللَّه عَنْهُ، قالَ: كَانَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُفطِرُ منَ الشَّهْرِ حتَّى نَظُنَّ أنْ لا يصوم مِنهُ، ويصَومُ حتَّى نَظُن أن لا يُفْطِرَ مِنْهُ شَيْئاً، وَكانَ لا تَشَاءُ أَنْ تَراهُ مِنَ اللَّيْلِ مُصَلِّياً إِلا رَأَيْتَهُ، وَلا نَائماً إِلا رَأَيْتَهُ. رواهُ البخاريُّ.

**1170/11** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەزى ئايلاردا ھەتتا بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئايدا روزا تۇتمايدىغان ئوخشايدۇ دەپ گۇمان قىلىپ قالغۇدەك ھالدا روزىسىز يۈرەتتى. بەزى ئايلاردا شۇنداق روزا تۇتاتتىكى ھەتتا بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئاينى بىرەر كۈنمۇ روزا تۇتماي ئۆتكۈزمەيدىغان ئوخشايدۇ، دەپ ئويلاپ قالاتتۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كېچىسى ناماز ئوقۇۋاتقان ھالدا كۆرەي دېسەڭ، ناماز ئوقۇۋاتقان ھالدا، ئۇخلاۋاتقان ھالدا كۆرەي دېسەڭ، ئۇخلاۋاتقان ھالدا كۆرەتتىڭ. [بۇخارىدىن]

1171/12 ـ وعَنْ عائِشة رضي اللَّه عنْها، أنَّ رَسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَان يُصلِّي إِحْدَى عَشرَةَ رَكْعَةً تَعْني في اللَّيْلِ يَسْجُدُ السَّجْدَةَ مِنْ ذلكَ قَدْرَ مَا يقْرَأُ أَحدُكُمْ خَمْسِين آية قَبْلَ أن يرْفَعَ رَأْسهُ، ويَرْكَعُ رَكْعَتَيْنِ قَبْلَ صَلاةِ الفَجْرِ، ثُمَّ يضْطَجِعُ على شِقِّهِ الأَيْمَنِ حَتَّى يأْتِيَهُ المُنَادِي للصلاةِ، رواه البخاري.

**1171/12** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىسى ئون بىر رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇشۇ نامازدا شۇنداق ئۇزۇن سەجدە قىلاتتىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەجدىدىن بېشىنى كۆتۈرۈشتىن بۇرۇن سىلەرنىڭ بىرىڭلار 50 ئايەت ئوقۇپ بولغۇدەك ۋاقىت ئۆتەتتى. بامداتتىن بۇرۇن ئىككى رەكئەت سۈننەتنى ئوقۇپ بولۇپ مۇئەززىن نامازغا چاقىرىپ كەلگىچە ئوڭ يېنىنى بېسىپ ياتاتتى. [بۇخارىدىن]

1172/13 ـ وَعنْهَا قَالَتْ: ما كان رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَزِيدُ في رمضانَ وَلا في غَيْرِهِ عَلى إِحْدى عشرةَ رَكْعَةً: يُصلِّي أَرْبعاً فَلا تَسْأَلْ عَنْ حُسْنِهِنَّ وَطولهِنَّ، ثُمَّ يُصَلِّي أَرْبعاً فَلا تَسْأَلْ عَنْ حُسْنِهِنَّ وَطولهِنَّ، ثُمَّ يُصَلِّي ثَلاثاً. فَقُلْتُ: يا رسُولَ اللَّهِ أَتنَامُ قَبْلَ أَنْ تُوترَ،؟ فقال: «يا عائشَةُ إِنَّ عيْنَيَّ تَنامانِ وَلا يَنامُ قلبي» متفقٌ عليه.

**1172/13** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رامىزاندا ۋە رامىزاندىن باشقا چاغلاردا كېچىلىك نامازنى ئون بىر رەكئەتتىن ئاشۇرۇۋەتمەيتتى، كېچىلىرى دەسلەپتە تۆت رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى، ئۇنىڭ چىرايلىق ۋە ئۇزۇن بولغانلىقىنى سورىمايلا قويغىن، ئاندىن يەنە تۆت رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى، ئۇنىڭ چىرايلىق ۋە ئۇزۇن بولغانلىقىنى سورىمايلا قويغىن، ئاندىن ئۈچ رەكئەت ئوقۇيتتى. (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ نامازلارنى بىر ئۇخلاپ قوپۇپ ئوقۇيدىغان بولغاچقا) مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى، سەن ۋىتىر ئوقۇشتىن ئىلگىرى ئۇخلامسەن؟ دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئائىشە، مېنىڭ ئىككى كۆزۈم ئۇخلىغان بىلەن قەلبىم ئۇخلىمايدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1173/14 ـ وعنْهَا أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ يَنَامُ أَوَّل اللَّيْل، ويقومُ آخِرهُ فَيُصلي. متفقٌ عليه.

**1173/14** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىنىڭ ئەۋۋىلىدە ئۇخلاپ، ئاخىرىدا ناماز ئوقۇيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1174/15 ـ وعَن ابنِ مَسْعُودٍ رضِي اللَّه عَنْهُ، قَالَ: صلَّيْتُ مَعَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لَيْلَةً، فَلَمْ يَزلْ قائماً حتى هَمَمْتُ بِأَمْرٍ سُوءٍ. قَيل: ما هَممْت؟ قال: هَممْتُ أَنْ أَجْلِس وَأَدعهُ. متفقٌ عليه.

**1174/15** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ: بىر كېچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ناماز ئوقۇدۇم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىيامدا شۇنداق ئۇزۇن تۇردىكى ھەتتا مەن يامان ئىشنى نىيەت قىلىپ قالدىم دېدى. ئۇنىڭدىن: سەن نېمىنى نىيەت قىلىپ قالدىڭ ـ دەپ سورالغاندا ئۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۆرە تاشلاپ قويۇپ، ئۆزەم ئولتۇرۇۋېلىشنى نىيەت قىلىپ قالدىم، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1175/16 ـ وعَنْ حُذيفَةَ رَضِيَ اللَّه عنْهُ، قَالَ: صَلَّيْتُ مَعَ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ذاتَ لَيْلَةٍ فَافْتَتَح البقَرَةَ، فقلتُ: يَركَعُ عِنْدَ المِئَةِ، ثُمَّ مضى، فقلتُ: يُصَلِّي بها في ركْعَةٍ، فمَضَى، فَقُلْتُ: يَركَعُ بها، ثُمَّ افْتَتَح النِّسَاءَ فَقرأَهَا، ثُمَّ افْتَتَحَ آل عِمْرَانَ، فَقَرَأَها، يَقْرَأُ مُتَرَسِّلاً إِذا مَرَّ بِآيَةٍ فِيها تَسْبيحٌ سَبَّحَ، وَإِذا مَرَّ بِسُؤَالٍ سَأَلَ، وإِذا مَرَّ بتَعوَّذ تَعوَّذَ، ثُمَّ رَكَعَ، فجعَل يَقُولُ: «سُبْحَانَ ربِّي العظيمِ» فَكَانَ رُكُوعُهُ نَحْواً مِنْ قِيَامِهِ، ثُمَّ

قال: «سمِع اللَّه لِمَنْ حَمِدَه، رَبَّنَا لك الحَمْدُ» ثُمَّ قامَ طَويلاً قَرِيباً مِمَّا ركع، ثُمَّ سَجد فَقَالَ: «سُبْحانَ رَبِّيَ الأَعْلى» فَكَانَ سَجُودُهُ قَرِيباً مِنْ قِيَامِهِ. رواه مسلم.

**1175/16** ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: بىر كېچىسى مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ناماز ئوقۇدۇم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۈرە بەقەرنى باشلىدى. مەن يۈز ئايەتتە رۇكۇ قىلامدىكىن دەپ ئويلىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام داۋاملاشتۇرۇپ ئوقۇۋەردى. مەن سۈرە بەقەرنىڭ ھەممىسىنى بىر رەكئەتتىلا ئوقۇيدىغان بولدى دەپ ئويلىدىم. يەنە داۋاملاشتۇرۇپ سۈرە بەقەردىمۇ رۇكۇ قىلمىدى. ئاندىن سۈرە نىسانى باشلىدى. ئۇنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن ئال ـ ئىمرانىنى باشلىدى. ئۇ ئايەتلەرنى ئالدىرىماي ئوقىدى. تەسبىھ ئايەتلىرى ئۆتكەن چاغدا تەسبىھ ئېيتتى، دۇئا ئايەتلىرى ئۆتسە دۇئا قىلدى ۋە پاناھ تىلەيدىغان ئايەتلەر ئۆتسە پاناھ تىلىدى. ئاندىن رۇكۇ قىلىپ: «سۇبھانە رەببىيەل ئەزىم»، دېدى. ئۇنىڭ رۇكۇ قىلىشى قىيامدا تۇرغانغا ئوخشاش ئۇزۇن بولدى. ئاندىن «سەمىئاللاھۇ لىمەن ھەمىدە، رەببەنا لەكەل ھەمد» دېدى. ئاندىن قىيامدا رۇكۇغا ئوخشاش ئۇزۇن تۇردى. ئاندىن سەجدە قىلىپ: «سۇبھانە رەببىئەل ئەئلا» دېدى. ئۇنىڭ سەجدىسى قىيامغا ئوخشاش ئۇزۇن بولدى. [مۇسلىمدىن]

**1176/17** ـ وَعَنْ جابرٍ رضي اللَّه عنْهُ قَالَ: سُئِلَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: أَيُّ الصَّلاةِ أَفْضَلُ؟ قال: «طُولُ القُنُوتِ». رواه مسلم.

**1176/17** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: قايسى ناماز ئەۋزەل؟ دەپ سورالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قىيامى ئۇزۇن بولغان(ئۆرە تۇرۇپ ئۇزۇن قىرائەت قىلىنغان) ناماز» دەپ جاۋاب بەردى. [مۇسلىمدىن]

**1177/18** ـ وَعَنْ عبدِ اللَّهِ بنِ عَمْرِو بنِ العَاصِ، رَضيَ اللَّه عَنْهُمَا أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «أَحَبُّ الصَّلاةِ إلى اللَّهِ صَلاةُ دَاوُدَ، وَأَحبُّ الصيامِ إلى اللَّهِ صِيامُ دَاوُدَ، كانَ يَنَامُ نِصْفَ اللَّيْلِ وَيَقُومُ ثُلُثَهُ ويَنَامُ سُدُسَهُ وَيصومُ يَوماً وَيُفطِرُ يَوماً» متفقٌ عليه.

**1177/18** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اللہ غا سۆيۈملۈك بولغان ناماز، داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ نامىزىدۇر. اللہ غا سۆيۈملۈك بولغان روزىمۇ داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ روزىسىدۇر. ئۇ زات كېچىنىڭ يېرىمىغىچە ئۇخلايتتى، قالغان يېرىمىنىڭ ئۈچتىن ئىككىسىدە ئىبادەت قىلىپ ئۈچتىن بىرىدە يەنە ئۇخلايتتى ۋە بىر كۈن روزا تۇتۇپ، بىر كۈن روزا تۇتمايتتى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1178/19** ـ وَعَنْ جَابِرٍ رَضِيَ اللَّه عنْهُ قَالَ: سمِعْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «إنَّ في اللَّيْلِ لَسَاعةً، لا يُوافقُهَا رَجلٌ مُسلِمٌ يسأَلُ اللَّه تعالى خيراً من أمرِ الدُّنيا وَالآخِرَةِ إلاَّ أَعْطاهُ إِيَّاهُ، وَذلكَ كلَّ لَيْلَةٍ» رواه مسلم.

**1178/19** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كېچىدە دۇئا ئىجابەت بولىدىغان بىر ۋاقىت بولۇپ

مۇسۇلمان بەندە الله دىن دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ياخشىلىقىنى سورىغان ھالدا ئۇ ۋاقىتقا توغرا كېلىپ قالسا، الله ئۇ كىشىنىڭ سورىغىنىنى بېرىدۇ. بۇ ۋاقىت ھەر كېچىسى داۋاملىشىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1179/20 ـ وَعَنْ أَبي هُريرَةَ رَضِي اللَّه عَنْهُ، أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِذا قَامَ أَحَدُكُم مِنَ اللَّيْلِ فَلْيَفتَتِح الصَّلاةَ بِركعَتَيْن خَفيفتيْنِ» رواهُ مسلِم.

**1179/20** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار كېچىدە ناماز ئوقۇش ئۈچۈن تۇرسا، ئىككى رەكئەت يەڭگىل ناماز بىلەن باشلىسۇن». [مۇسلىمدىن]

1180/21 ـ وَعَنْ عَائِشَةَ، رَضِيَ اللَّه عَنْها، قالت: كانَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذا قام مِن اللَّيْلِ ليصلي افتَتَحَ صَلاتَهُ بِرَكْعَتَيْن خَفيفَتَيْنِ، رواه مسلم.

**1180/21** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىسى نامازغا تۇرسا، ئۆزىنىڭ نامىزىنى ئىككى رەكئەت يەڭگىل ناماز بىلەن باشلايتتى. [مۇسلىمدىن]

1181/22 ـ وعَنْها، رضِي اللَّه عنْهَا، قالَتْ: كان رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذا فاتتْهُ الصَّلاةُ من اللَّيل مِنْ وجعٍ أَوْ غيرِهِ، صَلَّى مِنَ النَّهارِ ثِنَتي عشرَة ركْعَة. رواه مسلِم.

**1181/22** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاغرىق ياكى باشقا سەۋەبتىن كېچىلىك نامىزىنى ئوقۇيالماي قالسا، كۈندۈزى ئون ئىككى رەكئەت قىلىپ ئوقۇۋالاتتى. [مۇسلىمدىن]

1182/23 ـ وعنْ عُمَرَ بنِ الخَطَّابِ رَضِي اللَّه عنْهُ، قَال: قَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ نَام عن حِزْبِهِ، أَو عَنْ شيْءٍ مِنهُ، فَقرأَهُ فِيما بيْنَ صَلاةِ الفَجْرِ وصَلاةِ الظُّهْر، كُتِب لهُ كأَنَّما قَرأَهُ منَ اللَّيْلِ» رواه مسلم.

**1182/23** ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئۆزىنىڭ كېچىلىك (نەفلە ناماز ياكى قۇرئان ئوقۇش بولسۇن) ۋەزىپىسىنىڭ ھەممىسىنى ياكى بەزىسىنى ئورۇنلىيالماي ئۇخلاپ قېلىپ، ئۇنى ئەتىسى بامدات بىلەن پېشىننىڭ ئارىلىقىدا ئوقۇۋالسا، خۇددى ئۇنى ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇغاندەك بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1183/24 ـ وعَنْ أَبي هُريرة رَضِيَ اللَّه عنْهُ، قال: قالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «رحِمَ اللَّه رَجُلا قَامَ مِنَ اللَّيْلِ، فصلىَّ وأَيْقَظَ امرأَتهُ، فإِنْ أَبَتْ نَضحَ في وجْهِهَا الماءَ، رَحِمَ اللَّهُ امرَأَةً قامت مِن اللَّيْلِ فَصلَّتْ، وأَيْقَظَتْ زَوْجَهَا فإِن أَبي نَضَحَتْ في وجْهِهِ الماءَ» رواهُ أَبو داود. بإِسنادٍ صحيح.

**1183/24** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ،پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله كېچىدە قوپۇپ ناماز ئوقۇغان ۋە ئايالىنى ئويغاتقان، ئەگەر ئايالى قوپىقىلى ئۇنىمىسا ئۇنىڭ يۈزىگە سۇ چاچقان ئەرگە، شۇنداقلا كېچىدە قوپۇپ ناماز ئوقۇغان ۋە ئېرىنى ئويغاتقان، ئەگەر ئېرى قوپىقىلى ئۇنىمىسا ئۇنىڭ يۈزىگە سۇ چاچقان ئايالغا رەھمەت قىلسۇن!».

[ئەبۇداۋۇدتىن]

1184/25 ـ وَعنْهُ وَعنْ أَبي سَعيدٍ رَضِي اللَّه عنهمَا، قَالا: قالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا أَيقَظَ الرَّجُلُ أَهْلَهُ مِنَ اللَّيْل فَصلَّيا أَوْ صَلَّى ركْعَتَيْنِ جَمِيعاً، كُتِبَا في الذَّاكرِينَ وَالذَّكِراتِ» رواه أبو داود بإِسناد صحيح.

**1184/25** ـ ئەبۇھۇرەيرە ۋە ئەبۇسەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر بىر ئەر كېچىسى ئايالىنى ئويغىتىپ ئىككىسى بىرلىكتە ناماز ئوقۇسا، ئۇ ئىككىسىگە الله نى كۆپ ئەسلىگۈچى ئەر ۋە ئاياللارنىڭ قاتارىدا ئەجىر يېزىلىدۇ». [ئەبۇداۋۇد تىن]

1185/26 ـ وعن عائِشة رضِيَ اللَّه عَنْها، أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِذا نَعَس أَحَدُكُمْ في الصَّلاةِ، فَلْيَرْقُدْ حتى يَذهَب عَنْهُ النَّومُ، فَإِنَّ أَحدكُمْ إِذا صَلى وهو ناعِسٌ، لَعَلَّهُ يَذهَبُ يَستَغفِرُ فَيَسُبَّ نَفسهُ» متفقٌ عليهِ.

**1185/26** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىرەرسىڭلارنى نامازدا ئۇيقۇ تۇتسا، ئۇيقۇسى ئېچىلغىچە ئۇخلىسۇن. چۈنكى، ئۇگەر تۇرۇپ ناماز ئوقۇسا، ئىستىغپار ئوقۇيمەن دەپ ئۆزىگە بەد دۇئا قىلىپ قېلىشى مۇمكىن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1186/27 ـ وَعَنْ أَبي هُرَيرَةَ رَضِي اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا قَامَ أَحدُكُمْ مِنَ اللَّيْلِ فَاستعجمَ القُرآنُ على لِسَانِهِ، فَلَم يَدْرِ ما يقُولُ، فَلْيضْطَجِعْ» رواه مُسلِمٌ.

**1186/27** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىرەرسىڭلار ناماز ئوقۇش ئۈچۈن تۇرسا، ئۇيقۇ بېسىپ قايسى ئايەتنى ئوقۇۋاتقانلىقىنى بىلمىگۈدەك دەرىجىدە بولسا، يېتىپ ئارام ئالسۇن». [مۇسلىمدىن]

## 213 ـ باب

## رامزان كېچىلىرى تەراۋىھ ئوقۇشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

1187/1 ـ عنْ أَبي هُريرةَ رَضِي اللَّه عنْهُ أَنَّ رَسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «منْ قام رَمَضَانَ إِيماناً واحْتِساباً غُفِرَ لَهُ مَا تَقَدَّمَ مِنْ ذَنْبِهِ» متفقٌ عليه.

**1187/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى رامزان كېچىسى الله نىڭ ۋەدىسىگە ئىشەنگەن ۋە ساۋاب ئۈمىد قىلغان ھالدا تەراۋىھ ئوقۇسا، ئۇ كىشىنىڭ ئىلگىرىكى گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1188/2 ـ وَعنْهُ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، قَال: كانَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُرَغِّبُ في قِيَامِ رَمَضَانَ مِنْ غيْرِ أَنْ يَأْمُرَهُمْ فِيه بعزِيمةٍ، فيقُولُ: «مَنْ قَامَ رَمَضَانَ إِيماناً واحْتِسَاباً غُفِرَ لَهُ مَا تَقَدَّم مِنْ ذَنْبِهِ» رواه مُسْلِمٌ.

**1188/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رامىزان كېچىلىرى كىشىلەرنى نامازغا تۇرۇشقا قىزىقتۇراتتى. لېكىن تۇرۇشقا ۋاجىپ تەرىقىسىدە بۇيرىمايتتى ۋە: «كىمكى رامىزان كېچىلىرى الله نىڭ ۋەدىسىگە ئىشەنگەن ۋە ساۋاب ئۈمىد قىلغان ھالدا تەراۋىھ ئوقۇسا، ئۇ كىشىنىڭ ئىلگىرىكى گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ» دەيتتى. [مۇسلىمدىن]

## 214 ـ باب

## شەبى قەدرى كېچىسىدە تۇرۇشنىڭ پەزىلىتى ۋە شەبى قەدرى كېچىسىنى تېپىشتىكى ئەڭ ئۈمىدلىك كېچىلەرنىڭ بايانى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّا أَنْزَلْنَاهُ فِي لَيْلَةِ الْقَدْرِ﴾ إلى آخر السورة ﴿بىز قۇرئاننى ھەقىقەتەن شەبى قەدرىدە نازىل قىلدۇق. شەبى قەدرىنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلەمسەن؟ شەبى قەدرى (شەرەپ ۋە پەزىلەتتە) مىڭ ئايدىن ئارتۇقتۇر. پەرىشتىلەر ۋە جىبرىئىل شۇ كېچىدە پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرى بىلەن، (زېمىنغا الله تەقدىر قىلغان) بارلىق ئىش ئۈچۈن چۈشىدۇ. شۇ كېچە تاڭ يورۇغانغا قەدەر پۈتۈنلەي تىنچ ـ ئامانلىقتىن ئىبارەتتۇر﴾[1].

﴿إِنَّا أَنْزَلْنَاهُ فِي لَيْلَةٍ مُبَارَكَةٍ﴾ الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز قۇرئاننى ھەقىقەتەن مۇبارەك كېچىدە (يەنى شەبى قەدرى كېچىسىدە) نازىل قىلدۇق﴾[2].

1189/1 ـ وَعَنْ أَبي هُريرةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ قام لَيْلَةَ القَدْرِ إيماناً واحْتِسَاباً، غُفِرَ لَهُ ما تقدَّم مِنْ ذنْبِهِ» متفقٌ عليه.

**1189/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى شەبى قەدرى كېچىسىنىڭ الله نىڭ ۋەدىسىگە ئىشەنگەن ۋە ساۋاب ئۈمىد قىلغان ھالدا تۇرسا، ئۇنىڭ بۇرۇنقى گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1190/2 ـ وعن ابنِ عُمر رضِيَ اللَّه عنهما أَنَّ رِجَالاً مِنْ أَصْحَابِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، أُرُوا لَيْلَةَ القَدْرِ في المَنَامِ في السَّبْعِ الأَواخِرِ، فَقال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَرى رُؤْيَاكُمْ قَدْ تَواطَأَتْ في السَّبْعِ الأَوَاخِرِ، فَمَنْ كَانَ مُتحَرِّيهَا، فَلْيَتَحرَّهَآ في السبْعِ الأَواخِرِ» مُتَّفقٌ عليهِ.

**1190/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر مۇنچە ساھابىلار چۈشىدە شەبى قەدرى كېچىسىنىڭ رامىزاننىڭ ئاخىرقى يەتتە كېچىسىدە ئىكەنلىكىنى كۆردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «چۈشۈڭلارنىڭ ھەقىقەتەنمۇ رامىزاننىڭ ئاخىرقى يەتتىسىگە ماس ئىكەنلىگىنى كۆردۈم. كىمكى شەبى قەدىر كېچىسىنى ئىزدىمەكچى بولسا، رامىزاننىڭ ئاخىرقى يەتتىسىدىن ئىزدىسۇن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

---

[1] سۈرە قەدر، 1 ـ 5 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە دۇخان 3 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.

1191/3 ـ وعنْ عائِشَةَ رَضِيَ اللَّه عنْهَا ، قَالَتْ: كانَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُجاوِرُ في العَشْرِ الأَوَاخِرِ مِنْ رمضَانَ، ويقُول: «تحَرَّوْا لَيْلَةَ القَدْرِ في العشْرِ الأَوَاخِرِ مِنْ رَمَضانَ» متفقٌ عليه.

**1191/3** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونىدا ئېتىكاپىقا كىرەتتى ۋە: «شەبى قەدىر كېچىسىنى رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدىن ئىزدەڭلار» دەيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1192/4 ـ وَعَنْها رَضِيَ اللَّه عنها أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّمَ قَالَ: «تَحرّوْا لَيْلَةَ القَدْرِ في الوِتْرِ من العَشْرِ الأَواخِرِ منْ رمَضَانَ» رواهُ البخاريُّ.

**1192/4** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «شەبى قەدرى كېچىسىنى رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونىنىڭ تاق كېچىلىرىدىن ئىزدەڭلار». [بۇخارىدىن]

1193/5 ـ وعَنْهَا رَضيَ اللَّه عَنْهَا ، قَالَتْ: كَانَ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا دَخَلَ العَشْرُ الأَوَاخِرُ مِنْ رَمَضَانَ، أَحْيا اللَّيْلَ، وَأَيْقَظَ أَهْلَه، وجَدَّ وَشَدَّ المِئزَرَ» متفقٌ عليه.

**1193/5** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونى كىرسە، كېچىلىرىنى ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزەتتى ئائىلىلىرىنىمۇ ئويغىتاتتى. ئادەتتىكىدىن ئارتۇقراق ئىبادەت قىلاتتى. بەلۋىغىنى چىڭ باغلايتتى (يەنى ئائىلىگە يېقىنچىلىق قىلىشتىن ئۆزىنى تارتاتتى). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1194/6 ـ وَعَنْهَا قَالَتْ: كَانَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَجْتَهِدُ في رَمضانَ مَالا يَجْتَهِدُ في غَيْرِهِ، وفي العَشْرِ الأَوَاخِرِ منْه، مَالا يَجْتَهِدُ في غَيْرِه» رواهُ مسلمٌ.

**1194/6** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رامىزان ئېيىدا (ئىبادەت، ياخشىلىق، الله غا يۈزلىنىش جەھەتلەردە) رامىزاندىن باشقا چاغلاردا كۆرۈلمىگەن تىرىشچانلىقلارنى كۆرسىتەتتى. رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونىدا ئۇنىڭدىن باشقا چاغلاردا كۆرۈلۈپ باقمىغان تىرىشچانلىقلارنى كۆرسىتەتتى. [مۇسلىمدىن]

1195/7 ـ وَعَنْهَا قَالَتْ: قُلْتُ: يا رَسُولَ اللَّهِ أَرَأَيْتَ إِن عَلِمْتُ أَيَّ لَيْلَةٍ لَيْلَةُ القَدْرِ ما أَقُولُ فيها؟ قَالَ: «قُولي: اللَّهُمَّ إِنَّكَ عَفُوٌّ تُحِبُّ العفْوَ فاعْفُ عنِّي» رواهُ التِرْمذيُّ وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1195/7** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەگەر مەن شەبى قەدرى كېچىسىنىڭ قايسى كېچە ئىكەنلىكىنى بىلسەم، ئۇ كېچىسى نېمە دەيدىغانلىقىمنى دەپ بەرگىن، دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى الله! سەن ئەپۇ قىلغۇچى، ئەپۇ قىلىشنى ياخشى كۆرىسەن، مېنى ئەپۇ قىلغىن! دەڭ» دېدى. [تىرمىزىدىن]

## 215 ـ باب

## مسۋاك ئىشلىتىشنىڭ پەزىلىتى ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ دىنىدىن قالغان تەبىئى خىسلەتلەر توغرىسىدا

1196/1 ـ عَنْ أَبي هُريرَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ أَنَّ رَسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «لَوْلا أَنْ أَشُقَّ عَلى أُمَّتي أَوْ عَلى الناس لأَمرْتُهُمْ بِالسِّواكِ معَ كلِّ صلاةٍ» متفقٌ عليه.

**1196/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر ئۈممىتىمگە ياكى كىشىلەرگە مۇشەققەت كېلىپ قالمىسۇن دېمىگەن بولسام، ئۇلارنى ھەر نامازدا مىسۋاك ئىشلىتىشكە بۇيرۇيتتىم». [ئىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1197/2 ـ وَعنْ حُذيفَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، قال: كَانَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذا قَامَ مِنَ النَّومِ يَشُوص فَاهُ بالسِّواكِ. متفقٌ عليه.

**1197/2** ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر قاچان ئۇيقۇدىن ئويغانسىلا ئاغزىغا مىسۋاك ئىشلىتەتتى. [ئىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1198/3 ـ وَعَنْ عائشةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهَا قَالَتْ: كنَّا نُعِدُّ لرسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم سِوَاكَهُ وَطَهُورَهُ فَيَبْعَثُهُ اللَّه مَا شَاءَ أَن يبْعَثَهُ مِنَ اللَّيْلِ، فَيتسوَّكُ، وَيَتَوَضَّأُ ويُصَلِّي» رواهُ مُسلمٌ.

**1198/3** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مىسۋاك ۋە تاھارەت سۈيىنى تەييارلاپ بېرەتتۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىسى الله خالىغان چاغدا تۇرۇپ مىسۋاك ئىشلىتەتتى، تاھارەت ئالاتتى ۋە ناماز ئوقۇيتتى. [مۇسلىمدىن]

1199/4 ـ وعنْ أَنسٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، قَالَ: قَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَكثَرْتُ عَليكُمْ في السِّوَاكِ» رواهُ البُخاريُّ.

**1199/4** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن سىلەرگە مىسۋاك ئىشلىتىش توغرۇلۇق كۆپ ۋەسىيەت قىلىمەن». [بۇخارىدىن]

1200/5 ـ وعَنْ شُرَيح بنِ هانِيءٍ قَالَ: قُلْتُ لِعَائِشَةَ رَضِيَ اللَّه عنْهَا: بِأَيِّ شيءٍ كَان يَبْدَأُ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذا دَخَلَ بَيْتَهُ، قَالَتْ: بِالسِّوَاكِ، روَاهُ مُسْلِمٌ.

**1200/5** ـ شۈرەيھ ئىبنى ھانىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: مەن ئائىشەگە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيگە كىرسە ھەممىدىن بۇرۇن نېمە ئىش قىلاتتى؟ دەپ سورىسام، ئائىشە: مىسۋاك ئىشلىتەتتى، دېدى. [مۇسلىمدىن]

1201/6 ـ وَعَنْ أَبي موسَى الأَشعَرِيِّ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، قَالَ: دَخَلت عَلى النَّبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وطرَفُ السوَاكِ على لِسانِهِ. مُتَّفَقٌ عليهِ، وهذا لَفْظُ مُسلِمٍ.

**1201/6** ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كىرسەم مىسۋاكنىڭ بىر ئۇچى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاغزىدا ئىكەن. [ئىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1202/7 ـ وعنْ عائِشَةَ رَضِي اللّه عنْها ، أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ : «السِّواكُ مَطهَرَةٌ للفَمِ مرْضَاةٌ للرَّبِّ» رواهُ النَّسائيُّ ، وابنُ خُزَيمَةَ في صحيحهِ بأسانيد صحيحةٍ .

**1202/7** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مىسۋاك ئېغىزنى تازىلىغۇچى ۋە الله نى رازى قىلغۇچىدۇر». [نەسەئىيدىن]

1203/8 ـ وعَنْ أَبي هُريرةَ رضِيَ اللَّهُ عَنْهُ، عَنِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ : «الفِطرةُ خَمسٌ، أَوْ خمْسٌ مِنَ الفِطرةِ : الخِتان ، وَالاسْتِحْدَادُ ، وَتقلِيمُ الأَظفَارِ ، ونَتف الإِبطِ ، وقَصُّ الشَّارِبِ» مُتفقٌ عليه .

**1203/8** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بەش تۈرلۈك ئىش بولۇپ، ئۇلار پەيغەمبەرلەرنىڭ دىنىدىن قالغان خىسلەتلەردۇر. ئۇ بەش ئىش بولسا: خەتنە قىلىش، ئەۋرەتنى تازىلاش، تىرناقنى ئېلىش، قولتۇقنى تازىلاش، بۇرۇتنى قىسقارتىشتىن ئىبارەت». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1204/9 ـ وعَنْ عائِشة رضيَ اللَّه عنْهَا قَالَتْ : قالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم : «عَشرٌ مِنَ الفِطرَةِ : قَصُّ الشَّارِبِ، وإِعفَاءُ اللِّحْيَةِ، وَالسِّوَاكُ، واسْتِنشَاقُ الماءِ، وقَصُّ الأَظفَارِ، وغَسلُ البَرَاجِمِ، وَنَتفُ الإِبطِ، وَحلقُ العانَة، وانتِقاصُ المَاءِ» قال الرَّاوي : ونسِيتُ العاشِرة إِلاَّ أَن تَكون المَضمضَةُ، قالَ وَكِيعٌ وَهُوَ أَحَدُ رواَتِهِ : انتِقَاصُ الماءِ ، يَعني : الاسْتِنْجاءَ . رَواهُ مُسلِمٌ .

**1204/9** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئون تۈرلۈك ئىش بولۇپ، ئۇلار دىندىكى خىسلەت ھېساپلىنىدۇ. ئۇلار بۇرۇتنى قىسقارتىش، ساقال قويۇش، مىسۋاك ئىشلىتىش، بۇرنىغا سۇ ئېلىش، تىرناق ئېلىش، بارماق ئارىلىرىنى يۇيۇش، قولتۇقنى تازىلاش، ئەۋرەتنى تازىلاش، ئىستىنجا قىلىش». بۇ ھەدىسنى رىۋايەت قىلغۇچى: ئونىنچىسىنى ئۇنتۇپ قاپتىمەن، بەلكى ئېغىزغا سۇ ئېلىش بولسا كېرەك، دېدى. [مۇسلىمدىن]

1205/10 ـ وعَن ابنِ عُمَرَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُمَا ، عن النَّبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ : «أَحْفُوا الشَّوارِبَ وأَعْفُوا اللِّحَى» مُتفقٌ عليه .

**1205/10** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بۇرۇتنى قىسقارتىڭلار، ساقالنى قويۇڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 216 ـ باب

## زاكاتنىڭ پەرز ئىكەنلىكى ۋە ئۇنىڭغا ئالاقىدار مەسىلىلەرنىڭ بايانى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَأَقِيمُوا الصَّلاَةَ وَآتُوا الزَّكَاةَ﴾ ﴿نامازنى ئادا قىلىڭلار، زاكاتنى بېرىڭلار﴾[1] ﴿وَمَا أُمِرُوا إِلاَّ لِيَعْبُدُوا اللَّهَ مُخْلِصِينَ لَهُ الدِّينَ حُنَفَاءَ وَيُقِيمُوا الصَّلاَةَ وَيُؤْتُوا الزَّكَاةَ وَذَلِكَ دِينُ الْقَيِّمَةِ﴾ ﴿ئۇلار پەقەت ئىبادەتنى الله غا خالىس قىلغان، ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغان ھالدا (يالغۇز) الله غىلا ئىبادەت قىلىشقا

[1] سۈرە بەقەرە 43 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بۇيرۇلدى. نامازنى ئادا قىلىشقا، زاكاتنى بېرىشكە (بۇيرۇلدى)، ئەنە شۇلار (يەنى ئىبادەت، ئىخلاس، ناماز، زاكاتلار) توغرا دىندۇر﴾[1] ﴿خُذْ مِنْ أَمْوَالِهِمْ صَدَقَةً تُطَهِّرُهُمْ وَتُزَكِّيهِمْ بِهَا﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئۇلارنىڭ ماللىرىنىڭ بىر قىسمىنى سەدىقە ھېسابىدا ئالغىنكى، ئۇنىڭ بىلەن ئۇلارنى گۇناھلىرىدىن پاكلىغايسەن ۋە (ياخشىلىقلىرىنى) كۆپەيتكەيسەن﴾[2].

1206/1 ـ وَعن ابنِ عُمَرَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُما، أَنَّ رَسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «بُنِيَ الإسْلامُ عَلى خَمْسٍ: شَهَادَةِ أَنْ لا إِلهَ إِلاَّ اللَّه، وأَنَّ مُحمَّداً عَبْدُهُ ورسُولهُ، وإِقامِ الصَّلاةِ، وَإِيتَاءِ الزَّكَاةِ، وحَجِّ البَيْتِ، وَصَوْمِ رمضَان» متفقٌ عليه.

**1206/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىسلام بەش ئاساس ئۈستىگە قۇرۇلغان. ئۇلارنىڭ بىرىنچىسى: الله دىن باشقا ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام الله نىڭ ئەلچىسى دەپ گۇۋاھلىق بېرىش. ئىككىنچىسى: ناماز ئوقۇش. ئۈچىنچىسى: زاكات بېرىش. تۆتىنچىسى: ھەج قىلىش. بەشىنچىسى: روزا تۇتۇش». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1207/2 ـ وعن طَلْحَةَ بنِ عُبيْدِ اللَّهِ رَضِيَ اللَّه عنْهُ، قالَ: جَاءَ رجُلٌ إِلى رسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِنْ أَهْلِ نَجْدٍ، ثَائِرُ الرَّأْسِ نَسَمْعُ دَوِيَّ صَوْتِهِ، ولا نَفْقَهُ ما يقُولُ، حَتى دَنَا مِنَ رَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فإِذا هُوَ يَسْأَلُ عَنِ الإِسْلامِ، فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «خَمْسُ صَلَواتٍ في اليوْمِ واللَّيْلَةِ» قالَ: هَلْ عَلَيَّ غَيْرُهُنَّ؟ قالَ: «لا، إِلاَّ أَنْ تَطَّوَّعَ» فَقَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «وصِيَامُ شَهْرِ رَمضَانَ» قالَ: هَلْ عَلَيَّ غيْرُهُ؟ قالَ: «لا، إِلاَّ أَنْ تَطَّوَّعَ» قَالَ: وَذَكَرَ لَهُ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، الزَّكَاةَ فَقَالَ: هَلْ عَلَيَّ غَيْرُهَا؟ قَالَ: «لا، إِلاَّ أَنْ تَطَّوَّعَ» فَأَدْبَر الرَّجُلُ وهُوَ يَقُولُ: واللَّهِ لا أَزِيدُ عَلى هذا وَلا أَنْقُصُ مِنْهُ، فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَفْلَحَ إِنْ صَدَقَ» مُتفقٌ عليهِ.

**1207/2** ـ تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، نەجدىلىك (چاچلىرى پاخپايغان) بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلدى. بىز ئۇنىڭ پىچىرلىغان ئاۋازىنى ئاڭلىدۇق. لېكىن، نېمە دېگەنلىكىنى چۈشىنەلمىدۇق. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا يېقىن كەلدى. ئۇ ئەسلىدە ئىسلام ھەققىدە سورىغان ئىكەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «(ئىسلام) بىر كېچە ـ كۈندۈزنىڭ ئىچىدە بەش ۋاخ ناماز ئوقۇشتۇر» دەپ جاۋاب بەردى. ئۇ: مەن ئوقۇيدىغان ئۇ نامازلاردىن باشقا ناماز بارمۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «يوق، ئەگەر ئوقۇيمەن دېسەڭ نەفلە ناماز ئوقۇغىن» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە: «(ئىسلام) رامىزان ئېيىنىڭ بىر ئاي روزىسىنى تۇتۇشتۇر» دېدى . ئۇ: ماڭا ئۇنىڭدىن باشقا روزىمۇ بارمۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يوق، تۇتاي دېسەڭ نەفلە روزا تۇتقىن» دېدى . پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «زاكاتمۇ ئىسلامنىڭ قاتارىدىن» دەپ سۆزلەپ بەرگەن ئىدى، ئۇ كىشى: ئۇنىڭدىن باشقىسىمۇ بارمۇ؟ دەپ سورىدى . پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يوق، بېرەي دېسەڭ سەدىقە بەرسەڭ بولىدۇ» دېدى.

---

[1] سۈرە بەييىنە 5 ـ ئايەت.
[2] سۈرە تەۋبە 103 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.

ئاندىن ئۇ كىشى: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مەن بۇنىڭدىن ئارتۇقمۇ قىلمايمەن، كەممۇ قىلمايمەن. - دېگەن پېتى ئارقىسىغا يېنىپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ راستلا شۇنداق قىلسا نىجات تاپىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1208/3 ـ وعن ابن عبَّاس رَضيَ اللَّه عَنهُ، أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، بعَثَ مُعَاذاً رضيَ اللَّه عَنْهُ إِلى اليَمنِ فَقَالَ: «ادْعُهُمْ إِلى شهادَةِ أَنْ لا إِلهَ إِلاَّ اللَّه وَأَنِّي رسُولُ اللَّهِ، فإِنْ هُمْ أَطَاعُوا لِذلكَ، فَأَعْلِمْهُم أَنَّ اللَّهَ تَعَالى افترض عَليهِمْ خَمسَ صَلواتٍ في كُلِّ يَوْمٍ وليلةٍ، فَإِن هُمْ أَطاعُوا لِذلكَ فَأَعْلمْهُمْ أَنَّ اللَّه افترض عَليهِمْ صَدقَةً تُؤْخَذُ مِنْ أَغْنِيَائِهِمْ، وَتُردُّ عَلى فُقَرائِهِم» متفقٌ عليه.

**1208/3** ـ ئىبنى ئاببــاس رەزىيــەللاھۇ ئــەنھۇدىن مۇنــداق دەپ رىۋايــەت قىلىــنىدۇ: پــەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇئازنى يەمەنگە ئەۋەتكەن چاغدا ئۇنىڭغا: «سەن ئۇلارنى الله دىن باشقا ىلاھ يوقلۇقىغا ۋە مېنىڭ الله نىڭ پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىمگە گۇۋاھلىق بېرىشكە چاقىرغىن. ئەگەر ئۇلار ئۇنى قوبۇل قىلسا، ئۇلارغا الله تائالا نىڭ بىر كېچە - كۈندۈزدە بەش ۋاخ ناماز ئوقۇشنى پەرز قىلغانلىقىنى بىلدۈرگىن. ئەگەر ئۇلار ئۇنىمۇ قوبۇل قىلسا، الله تائالا نىڭ ئۇلارغا ئۇلارنىڭ بايلىرىدىن ئېلىپ پېقىرلارغا بېرىدىغان زاكاتنى پەرز قىلغانلىقىنى بىلدۈرگىن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1209/4 ـ وعَن ابن عُمَر رَضِيَ اللَّه عنْهمَا، قال: قال رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أُمِرْتُ أَن أُقاتِلَ النَّاسَ حتى يشهدوا أَن لا إِلهَ إِلاَّ اللَّه وأَنَّ مُحَمَّداً رَسُولُ اللَّهِ، ويُقِيمُوا الصَّلاةَ، ويُؤْتُوا الزَّكاةَ، فَإِذا فَعَلوا ذلكَ، عَصَمُوا مِنِّي دِمَاءَهُمْ وأَمْوَالَهم إِلاَّ بحَقِّ الإِسلامِ وحِسابُهُمْ عَلى اللَّهِ» مُتفقٌ عليه.

**1209/4** ـ ئــابدۇللاھ ئىبــنى ئۆمــەر رەزىيــەللاھۇ ئــەنھۇدىن رىۋايــەت قىلىــنىدۇكى، پــەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «مەن كىشىلەر ھەتتا "الله دىن باشقا ئىلاھ يوق ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ھەقىقەتەن الله نىڭ پەيغەمبىرى" دەپ ئىقرار قىلغان، ناماز ئوقۇغان ۋە زاكات بەرگەنگە قەدەر ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇلدۇم. ئەگەر ئۇلار بۇ ئىشلارنى قىلسا مەندىن ئۆزلىرىنىڭ جانلىرىنى ۋە ماللىرىنى ساقلاپ قالىدۇ، پەقەت ئىسلامنىڭ ھەققى بىلەن (يەنى ئىسلام قانۇنىنى بۇيىچە جازاغا تارتىلىپ قالسا) ساقلاپ قالالمايدۇ. ئۇلاردىن ھېساب ئېلىش الله نىڭ ئىشىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1210/5 ـ وَعَنْ أَبي هُريرَةَ رَضِيِ اللَّه عَنْهُ، قالَ: لَمَّا تُوُفي رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وكَانَ أَبُو بَكْرٍ، رَضِيِ اللَّه عَنْهُ، وكَفَرَ مَنْ كَفَرَ مِنَ العربِ، فَقَالَ عُمرُ رَضيَ اللَّه عَنْهُ: كيفَ تُقَاتِلُ النَّاسَ وَقدْ قَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أُمِرتُ أَنْ أُقاتِلَ النَّاسَ حَتَّى يَقُولُوا لا إِلهَ إِلاَّ اللَّه فَمَنْ قَالها، فقَدْ عَصَمَ مِني مَالَهُ وَنَفْسَهُ إِلاَّ بحقِّه، وَحِسَابُهُ عَلى اللَّهِ؟» فَقَالَ أَبُو بَكْرٍ: واللَّهِ لأُقَاتِلَنَّ مَنْ فَرَّقَ بَيْنَ الصَّلاةِ والزَّكاةِ، فإِن الزَّكَاةَ حَقُّ المَالِ. واللَّهِ لَو مَنعُوني عِقَالاً كانوا يُؤَدونَهُ إِلى رَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، لَقَاتَلْتُهُمْ على منعِهِ، قَالَ عُمرُ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ: فَوَاللَّهِ مَا هُو إِلاَّ أَن رَأَيْتُ اللَّه قَدْ شَرَحَ صَدْرَ أَبي بَكْرٍ للقِتَالِ، فَعَرفْتُ أَنَّهُ الحَقُّ. مُتفقٌ عليه.

**1210/5** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇپ ئەبۇبەكرى خەلىپە بولغاندا، ئەرەبلەرنىڭ ئىچىدىن كاپىرلىقتا يېنىۋالغانلىرى بولۇپ (بەزىلىرى زاكات بېرىشكە ئۇنىمىغان، ئەبۇبەكرى ئۇلار بىلەن ئۇرۇشماقچى بولغاندا) ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئەبۇبەكرىگە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن كىشىلەر بىلەن ئۇلار تاكى الله دىن باشقا ئىلاھ يوق» دەپ گۇۋاھلىق بەرگەنگە قەدەر ئۇرۇشۇشقا بۇيرۇلدۇم. كىمكى شۇ سۆز بىلەن گۇۋاھلىق بەرسە ئۆزىنىڭ مېلى ۋە جېنىنى مەندىن پەقەت ئىسلام ھەققى بىلەن ساقلاپ قالىدۇ. ئۇلارنىڭ ھېسابى (ئىچكى سىرى) الله غىدۇر» دېگەن تۇرسا ئۇلارغا قارشى قانداق جىھاد قىلىسەن؟» دېدى، ئەبۇبەكرى: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ناماز بىلەن زاكاتنىڭ ئارىسىنى ئايرىپ قارىغان كىشى بىلەن چوقۇم ئۇرۇش قىلىمەن. چۈنكى، زاكات دېگەن مالنىڭ ھەققى. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەگەر ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بېرىپ كېلىۋاتقان ئارغامچا چاغلىق نەرسىنىمۇ مېنىڭ زامانىمغا كەلگەندە بەرمىسە شۇنى (يەنى زاكاتنى) بەرمىگەنلىكى ئۈچۈن ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىمەن، دېدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، الله ئەبۇبەكرىنىڭ دىلىنى ئۇرۇش چۈشەنچىسىگە ئېچىۋېتىپتۇ، دەپ قارىدىم. ئاندىن ئەبۇبەكرىنىڭ قارىشىنىڭ توغرا ئىكەنلىكىنى بىلدىم، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1211/6 ـ وعن أبي أيوبَ رضِيِ اللَّه عنْه، أَنَّ رَجُلاً قَالَ للنَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: أَخْبِرْني بِعَمَلٍ يُدْخِلُني الجَنَّةَ، قَالَ: «تَعْبُدُ اللَّه ولاَ تُشْرِكُ به شَيْئاً، وتُقِيمُ الصَّلاةَ، وتُؤْتِي الزَّكاةَ، وتَصِلُ الرَّحِمَ» متفقٌ عليه.

**1211/6** ـ ئەبۇئەييۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: مېنىڭ جەننەتكە كىرىشىمگە تۈرتكە بولىدىغان بىر ئەمەلنى ئېيتىپ بەرگىن، مەن شۇنى قىلاي دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله غا ھېچنەرسىنى شېرىك قىلماستىن ئىبادەت قىلغىن، ناماز ئوقۇغىن،زاكاتنى بەرگىن، تۇغقاندارچىلىقنى يەتكۈزگىن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1212/7 ـ وَعنْ أَبي هُرَيرَة رضِيِ اللَّه عنهُ، أَنَّ أعرابِيًّا أَتى النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقَال: يارَسُول اللَّهِ دُلَّني على عمَل إِذا عمِلْتُهُ، دخَلْتُ الجَنَّةَ. قَالَ: «تَعْبُدُ اللَّه ولا تُشْرِكُ بِهِ شَيْئاً، وَتُقِيمُ الصَّلاةَ، وَتُؤْتِي الزَّكَاةَ المَفْرُوضَةَ، وَتَصُومُ رَمَضَانَ» قَالَ: وَالذي نَفْسِي بِيَدِهِ، لا أزِيدُ عَلى هذا. فَلَمَّا وَلَّى، قالَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ سَرَّهُ أَنْ يَنْظُرَ إِلى رَجُلٍ مِنْ أَهْلِ الجَنَّةِ فَلْيَنْظُرْ إِلى هذا» مُتفقٌ عليه.

**1212/7** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن سەھرالىق بىر ئەرەب پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنىڭ جەننەتكە كىرىشىمگە تۈرتكە بولىدىغان بىر ئەمەلنى كۆرسىتىپ قويغىن. مەن شۇنى قىلاي دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله غا ھېچنەرسىنى شېرىك قىلماستىن ئىبادەت قىلغىن، ناماز ئوقۇغىن، پەرز قىلىنغان زاكاتنى بەرگىن، رامزان روزىسىنى تۇتقىن» دېدى. ئۇ كىشى: جېنىم ئىلكىدە بولغان زات الله بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مەن بۇنىڭدىن زىيادە قىلمايمەن، دېدى. ئۇ كىشى ئۆرۈلۈپ ماڭغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قانداق بىر كىشىنى جەننەت ئەھلىگە قارىۋېلىش خۇشاللاندۇرسا مۇشۇ كىشىگە قارىسۇن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1213/8 ـ وَعَنْ جَرِيرِ بنِ عبدِ اللَّهِ رَضيَ اللَّه عَنْهُ، قَالَ: بَايعْت النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَلى إِقامِ الصَّلاةِ، وَإِيتاءِ الزَّكاةِ، والنُّصْحِ لِكُلِّ مُسْلِمٍ. مُتفقٌ عليه.

**1213/8** ـ جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش ۋە بارلىق مۇسۇلمانلارغا سەمىمىي بولۇشقا بەيئەت قىلدىم. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1214/9 ـ وَعَنْ أَبي هُريرةَ رضيَ اللَّه عنْهُ قَالَ: قَالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَا مِنْ صاحِبِ ذهَبٍ، وَلا فِضَّةٍ، لا يُؤَدِّي مِنْهَا حَقَّهَا إِلاَّ إذا كَانَ يَوْمُ القِيامَةِ صُفِّحَتْ لَهُ صَفَائِحُ مِنْ نَارٍ، فَأُحْمِيَ عَلَيْهَا في نار جَهَنَّمَ، فَيُكْوَى بهَا جنبُهُ، وجبِينُهُ، وظَهْرُهُ، كُلَّما بردتْ أُعيدتْ لَهُ في يومٍ كَانَ مِقْدَارُه خمسِينَ أَلْف سَنَةٍ، حتَّى يُقْضَى بيْنَ العِبادِ فَيُرَى سبِيلُهُ، إِمَّا إِلى الجَنَّةِ وإِما إِلى النَّارِ». قيل: يا رسُولَ اللَّهِ فالإِبلُ؟ قالَ: «ولا صاحبِ إِبلٍ لا يؤَدِّي مِنهَا حقَّهَا، ومِنْ حقِّهَا، حَلْبُهَا يومَ وِرْدِها، إلا إذا كان يوم القيامَة بُطِحَ لها بِقَاعٍ قَرْقَرٍ أَوْفر ما كانتْ، لا يَفقِدُ مِنْهَا فَصِيلاً واحِداً، تَطؤُهُ بأَخْفَافِها، وتَعَضُّهُ بأَفْواهِها، كُلَّما مَرَّ عليْهِ أولاها، ردَّ عليْهِ أُخْراها، في يومٍ كانَ مِقْداره خَمْسِينَ أَلْفَ سَنةٍ، حتَّى يُقْضَي بَيْنَ العِبَاد، فَيُرَى سبِيلُه، إمَّا إِلى الجَنَّةِ وإِمَّا إلى النارِ». قِيل: يَا رسول اللَّهِ فَالْبقرُ وَالغَنَمُ؟ قالَ: «ولا صاحِبِ بقرٍ ولا غَنمٍ لا يُؤَدِّي مِنْهَا حقَّهَا إِلاَّ إِذا كان يَوْمُ القيامَةِ، بُطِحَ لَهَا بقَاعٍ قرقرٍ، لا يفقِد مِنْهَا شَيْئاً لَيْس فِيها عقْصاءُ، ولا جَلْحاءُ، وَلا عَضباءُ، تَنْطحه بِقُرُونهَا، وَتَطؤُهُ بِأَظْلافِهَا، كُلَّمَا مَرَّ عَلَيْهِ أُولاها، رُدَّ عَلَيْهِ أُخْراها، في يومٍ كانَ مِقدَارُهُ خَمْسِينَ أَلْف سنَةٍ حتَّى يُقْضَى بيْنَ العِبادِ، فيُرَى سبِيلُهُ إِمَّا إِلى الجَنَّةِ وإِمَّا إِلى النَّارِ». قِيلَ: يا رسُول اللَّهِ فالخَيْلُ؟ قال: «الخَيْلُ ثلاثَةٌ: هِي لِرَجُلٍ وِزرٌ، وهِيَ لِرَجُلٍ سِتْرٌ، وهِي لرجُلٍ أَجْرٌ، فأَمَّا التي هي لهُ وزر فَرَجُلٌ ربطَها رِياءً وفَخْراً ونِواءً عَلى أَهْلِ الإِسْلامِ، فهِي لَهُ وِزرٌ، وأَمَّا التي هِيَ لَهُ سِتْرٌ، فَرجُل ربَطَهَا في سَبِيلِ اللَّهِ، ثُمَّ لم ينْسَ حقَّ اللَّهِ في ظُهُورِها، ولا رِقابِها، فَهِي لَهُ سِتْرٌ، وأَمَّا التي هِيَ لَهُ أَجْرٌ، فرجُلٌ ربطَهَا في سبِيلِ اللَّهِ لأَهْلِ الإِسْلامِ في مَرْجٍ، أَو رَوضَةٍ، فَمَا أَكَلَت مِن ذلك المَرْجِ أَو الرَّوضَةِ مِن شَيءٍ إِلاَّ كُتِب لَهُ عدد ما أَكَلَت حسنَاتٌ، وكُتِب لَه عدد أَرْوَاثِهَا وأَبْوَالِهَا حَسنَاتٌ، وَلا تَقْطَعُ طِوَلَهَا فاستَنَّت شَرَفاً أَو شَرفَيْنِ إِلاَّ كَتَب اللَّهُ لَهُ عددَ آثَارِها، وأَرْوَاثها حَسنَاتٍ، ولا مرَّ بها صاحِبُهَا عَلى نَهْرٍ فَشَرِبَت مِنْهُ، وَلا يُرِيدُ أَنْ يَسقِيَهَا إِلاَّ كَتَبَ اللَّه لَهُ عددَ ما شَرِبَت حَسنَاتٍ». قِيلَ: يا رسولَ اللَّهِ فالحُمُرُ؟ قالَ: «ما أُنْزِل عليَّ في الحُمُرِ شَيءٌ إِلاَّ هذِهِ الآيةُ الْفَاذَّةُ الجَامِعَةُ: ﴿فمن يعْمَلْ مِثقَال ذرَّةٍ خَيْراً يره ُومَن يعمَلْ مثْقَالَ ذَرَّةٍ شَرّاً يرهُ﴾» مُتَّفَقٌ عليهِ. وهذا لفظُ مُسْلِمٍ.

**1214/9** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئالتۇن ـ كۈمۈشنىڭ زاكىتىنى بەرمىگەن كىشى قىيامەت كۈنى ئۇززۇنلىقى ئەللىك مىڭ يىلغا باراۋەر كېلىدىغان كۈندە، الله تائالا بەندىلىرىنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىپ ئۇ كىشىنىڭ جەننەتكە ياكى دوزاخقا كىرىدىغانلىقى ئېنىق بولغانغا قەدەر ئالتۇن ـ كۈمۈش (لىگەندەك) كەڭ قىلىنىپ جەھەننەمنىڭ ئوتى بىلەن قىزىتىلىپ ئۇ كىشىنىڭ بىقىنى، پېشانىسى ۋە دۈمبىسى داغلىنىپ تۇرىدۇ،

ئۇلار سوۋۇپ قالغان هامان ئۇتتا قايتا قىزىتىلىپ تۇرۇلىدۇ» دېدى. ساهابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! تۆگىنىڭ هۆكۈمى قانداق بولىدۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «تۆگىنىڭ هەققىنى ئادا قىلمىغان كىشى. قىيامەت كۈنى ئۇزۇنلىقى ئەللىك مىڭ يىلغا باراۋەر كېلىدىغان كۈندە الله تائالا بەندىلىرىنىڭ ئارىسىدا هۆكۈم چىقىرىپ ئۇ كىشىنىڭ جەننەتكە ياكى دوزاخقا كىرىدىغانلىقى ئېنىق بولغانغا قەدەر، تۇيىتۇز يەردە تۆگىگە تاشلاپ بېرىلىدۇ. تۆگە ناهايىتى كۈچتۈڭگۈر هالىتدە پۇتۇن بوتىلاقلىرىنى باشلاپ كېلىپ بىر ـ بىرلەپ ئۇ كىشىنىڭ ئۈستىدىن دەسسەپ، چىشلەپ ئۆتىدۇ. ئايىقى ئۆتۈپ بولغاندا قايتا بېشىدىن باشلاپ ئۆتۈشكە باشلايدۇ. تۆگىدىكى هەقنىڭ بىرى، ئۇنى سوغارغان كۈنى سېغىپ سۈتىنى پېقىرلەرگە بېرىشتۇر» دەپ جاۋاب بەردى. ساهابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! كالا بىلەن قوينىڭ هۆكۈمى قانداق بولىدۇ؟ دەپ سورىدى . پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «قوي، كالىسىنىڭ زاكىتىنى ئايرىمىغان كىشى قىيامەت كۈنى ئۇزۇنلىقى ئەللىك مىڭ يىلغا باراۋەر كېلىدىغان كۈندە الله تائالا بەندىلىرىنىڭ ئارىسىدا هۆكۈم چىقىرىپ ئۇ كىشىنىڭ جەننەتكە ياكى دوزاخقا كىرىدىغانلىقى ئېنىق بولغانغا قەدەر كالا، قويلىرىغا تاشلاپ بېرىلىدۇ، ئۇلار ئۇزلىرىنىڭ موزاي ۋە پاخلانلىرىنىڭ هەممىسىنى باشلاپ كېلىدۇ. ئۇلارنىڭ ئىچىدە مۈڭگۈزى ئەگرى ياكى مۈڭگۈزسىز ياكى مۈڭگۈزى سۇنۇق بولمايدۇ. ئۇ كىشىنى بىر ـ بىرلەپ مۈڭگۈزلىرى بىلەن ئۈسۈپ، تۇياقلىرى بىلەن دەسسەپ ئۆتىدۇ. ئايىغى ئۆتۈپ بولغاندا قايتا بېشىدىن باشلاپ ئۆتۈشكە باشلايدۇ» دەپ جاۋاب بەردى. ساهابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئاتنىڭ هۆكمى قانداق بولىدۇ ؟ دەپ سورىدى . پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «ئات ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ. ئۇ بەزى ئادەملەرنىڭ هاجىتىنى قامدايدۇ. بەزى ئادەملەرنىڭ هاجىتىنى قامدايدۇ. بەزى ئادەملەر ئۈچۈن ساۋاب ئېلىپ كېلىدۇ. ئىگىسىگە گۇناھ ئېلىپ كېلىدىغان ئات كۆز ـ كۆز قىلىش، پەخىرلىنىش ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ زىيىنىغا بېقىلغان ئاتتۇر. ئىگىسىنىڭ هاجىتىنى قامدايدىغان ئات جىهادتىن باشقا ياخشى ئىشلار ئۈچۈن بېقىلغان ئۇنىڭ ئۈستىدىكى ۋە گەدىنىدىكى الله نىڭ هەققى ئۇنتۇلمىغان ئاتتۇر. ئىگىسىگە ساۋاب ئېلىپ كېلىدىغان ئات ئىسلام ئۈچۈن الله نىڭ يولىدا ئوتلاققا باغلاپ قويۇلغان ئاتتۇر. ئۇنىڭ ئوتلاقتىن يېگەن بىر تال ئوت ياكى تېزەكلىگەن بىر تال تېزەك ياكى سىيگەن بىر قېتىملىق سۈيدۈكىگىمۇ نۇرغۇنلىغان ساۋاب بېرىلىدۇ. ئارغامچىسىنى ئۈزۈۋېلىپ ئۇياق ـ بۇياققا يۈگۈرگەن ۋاقتىدا دەسسىگەن بىر تال قەدىمىگىمۇ، تېزەكلىگەن بىر تال تېزىكىگىمۇ الله تائالا نۇرغۇنلىغان ساۋابنى يازىدۇ. ئىگىسىنىڭ ئۇنى سۇغۇرۇش نىيىتى يوق هالەتتە، ئۇنى ئېرىقتىن ئۆتكۈزۈپ كېتىپ بارغان چاغدا ئۇنىڭ ئېرىقتىن ئىچىپ قالغان هەر ـ بىر يۇتۇم سۈيى ئۈچۈن الله تائالا نۇرغۇنلىغان ساۋابنى يازىدۇ» دەپ جاۋاب بەردى ساهابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى ئېشەكلەرنىڭ هۆكمى قانداق بولىدۇ ؟ دەپ سورىدى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «ماڭا ئېشەك توغرىسىدا بىر نەرسە چۈشمىدى ۋە لېكىن بۇ يەردە هەممە ياخشىلىقنى ئۆز ئىچىگە ئالغان مەنىسى چوڭقۇر تەڭداشسىز ئايەت باردۇر: ﴿كىمكى زەررىچىلىك ياخشى ئىش قىلىدىكەن،ئۇنىڭ مۇكاپىتىنى كۆرىدۇ. كىمكى زەررىچىلىك يامان ئىش قىلىدىكەن،ئۇنىڭ جازاسىنى تارتىدۇ﴾» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن هەدىس]

## 217 ـ باب

### رامىزان روزىسىنىڭ پەرز بولۇشى، ئۇنىڭ پەزىلىتى ۋە ئۇنىڭغا ئالاقىدار مەسىلىلەر توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا كُتِبَ عَلَيْكُمُ الصِّيَامُ كَمَا كُتِبَ عَلَى الَّذِينَ مِنْ قَبْلِكُمْ﴾ إلى قوله تعالى: ﴿شَهْرُ رَمَضَانَ الَّذِي أُنْزِلَ فِيهِ الْقُرْآنُ هُدىً لِلنَّاسِ وَبَيِّنَاتٍ مِنَ الْهُدَى وَالْفُرْقَانِ فَمَنْ شَهِدَ مِنْكُمُ الشَّهْرَ فَلْيَصُمْهُ وَمَنْ كَانَ مَرِيضاً أَوْ عَلَى سَفَرٍ فَعِدَّةٌ مِنْ أَيَّامٍ أُخَرَ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! (گۇناھلاردىن)ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن، سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرگە (يەنى ئىلگىرىكى ئۈممەتلەرگە) روزا پەرز قىلىنغاندەك، سىلەرگىمۇ (رامىزان روزىسى) پەرز قىلىندى﴾ دېگەن ئايەتتىن ﴿سىلەردىن كىمكى رامىزان ئېيىدا ھازىر بولسا رامىزان روزىسىنى تۇتسۇن، كىمكى كېسەل ياكى سەپەر ئۈستىدە بولۇپ (تۇتمىغان بولسا، تۇتمىغان كۈنلەر ئۈچۈن) باشقا كۈنلەردە تۇتسۇن﴾ دېگەن ئايەتكىچە[1].

1215/1 ـ وَعنْ أَبي هُريرة رضِي اللَّه عنْهُ، قال: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «قال اللَّه عَزَّ وجلَّ: كُلُّ عملِ ابْنِ آدم لهُ إلاَّ الصِّيام، فَإِنَّهُ لي وأَنَا أَجْزِي بِهِ. والصِّيام جُنَّةٌ فَإِذا كَانَ يوْمُ صوْمِ أَحدِكُمْ فلا يرْفُثْ ولا يَصْخَبْ، فَإِنْ سابَّهُ أَحدٌ أَوْ قاتَلَهُ، فَلْيقُلْ: إِنِّي صَائمٌ. والَّذِي نَفْس محمَّدٍ بِيدِهِ لَخُلُوفُ فَمِ الصَّائمِ أَطْيبُ عِنْد اللَّهِ مِنْ رِيحِ المِسْكِ. للصَّائمِ فَرْحَتَانِ يفْرحُهُما: إِذا أَفْطرَ فَرِحَ بِفِطْرِهِ، وإِذَا لَقِي ربَّهُ فرِح بِصوْمِهِ» متفقٌ عليه. وهذا لفظ روايةِ الْبُخَارِي.

وفي رواية له: «يتْرُكُ طَعامَهُ، وَشَرابَهُ، وشَهْوتَهُ، مِنْ أَجْلي، الصِّيامُ لي وأَنا أَجْزِي بِهِ، والحسنَةُ بِعَشْرِ أَمْثَالِهَا». وفي رواية لمسلم: «كُلُّ عَملِ ابنِ آدَمَ يُضَاعفُ الحسَنَةُ بِعشْر أَمْثَالِهَا إِلى سَبْعمِائة ضِعْفٍ. قال اللَّه تعالى: إِلاَّ الصَّوْمَ فَإِنَّهُ لِي وأَنا أَجْزِي بِهِ: يدعُ شَهْوتَهُ وَطَعامَهُ مِنْ أَجْلي. لِلصَّائم فَرْحتَانِ: فرحة عند فطره، فَرْحةٌ عِنْدَ لقَاء رَبِّهِ. ولَخُلُوفُ فيهِ أَطْيَبُ عِنْدَ اللَّهِ مِنْ ريح المِسْكِ».

**1215/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله ئەززەۋەجەل مۇنداق دەيدۇ: "ئادەم بالىسىنىڭ ھەر بىر ئەمەلى ئۆزى ئۈچۈن بولىدۇ. (الله بەندىنىڭ ئەجرىنى مۇئەككەل پەرىشتىلەر ئارقىلىق بېرىدۇ) روزا مەن ئۈچۈن بولىدۇ. ئۇنىڭ ئەجرىنى ئۆزەم بېرىمەن. (رامىزاننىڭ ئەجرىنى ئېلىپ كېلىشكە مۇئەككەل پەرىشتىلەر ئاجىزلىق قىلىدۇ، شۇڭىمۇ ئۇنىڭ ئەجرىنى الله ئۆزى بېرىدۇ) روزا دېگەن دوزاختىن ساقلىغۇچى قالقاندۇر. سىلەردىن بىرەرسىڭلار روزا تۇتسا، سەت گەپ قىلمىسۇن. جېدەللەشمىسۇن، ئەگەر بىراۋ ئۇرۇشماقچى بولسا ياكى تىللىسا ئۇ كىشى: مەن روزا تۇتقۇچىدۇرمەن ـ دېسۇن. مۇھەممەدنىڭ جېنى ئىلكىدە بولغان زات بىلەن قەسەمكى، روزا تۇتقان كىشىنىڭ ئاغزىنىڭ پۇرىقى الله نىڭ نەزىرىدە ئىپاردىنمۇ خۇشبۇيدۇر. روزا تۇتقۇچى ئۈچۈن ئىككى خۇشاللىق بار. بىرى ئېپتار قىلغان چاغدىكى خۇشاللىق، يەنە بىرى الله غا ئۇچراشقاندا روزىنىڭ مۇكاپاتىنى ئېلىش خۇشاللىقىدۇر"». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام بۇخارىنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «ئۇ كىشى (مېنىڭ رازىلىقىمنى دەپ) ئۆزىنىڭ يېمەك ـ ئىچمىكىنى ۋە شەھۋىتىنى تەرك ئېتىدۇ. ئۇنىڭ ئەجرىنى مەن ئۆزەم بېرىمەن. بىر ياخشىلىقنىڭ ساۋابىنى ئون ھەسسە ئارتۇق بېرىمەن» دېيىلگەن.

[1] سۈرە بەقەرە 183 ــ 185 ـ ئايەتلەر.

مۇسۇلمىنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «ئادەم بالىسىنىڭ ھەر بىر ياخشى ئەمەلىنىڭ ئەجرى ئون ھەسسىدىن يەتتە يۈز ھەسسىگىچىلىك كۆپەيتىپ بېرىلىدۇ. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: "لېكىن روزا ئۇنىڭ سىرتىدا، روزا پەقەت مەن ئۈچۈن بولىدۇ. ئۇنىڭ ئەجرىنى ئۆزەم بېرىمەن. ئۇ كىشى مېنىڭ رازىلىقىمنى دەپ تامىقىنى، شەھۋىتىنى تەرك قىلىدۇ، روزا تۇتقۇچى ئۈچۈن ئىككى خۇشاللىق بار. بىرى ئىپتار قىلغان چاغدىكى خۇشاللىق يەنە بىرى ئۇ رەببىگە ئۇچراشقان چاغدىكى خۇشاللىق. روزا تۇتقۇچىنىڭ ئاغزىنىڭ پۇرىقى الله نىڭ نەزىرىدە ئىپار بۇيىدىنمۇ خۇشبۇيراقتۇر"»دېيىلگەن.

1216/2 ـ وعنهُ أنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «مَنْ أَنْفَقَ زَوْجَيْنِ في سَبِيلِ اللَّهِ نُودِيَ مِنْ أَبْوابِ الجَنَّةِ: يَا عَبْدَ اللَّهِ هذا خَيْرٌ، فَمَنْ كَان مِنْ أَهْلِ الصَلاةِ دُعِي منْ باب الصَّلاةِ، ومَنْ كانَ مِنْ أَهْلِ الجِهَادِ دُعِي مِنْ باب الجِهَادِ، ومَنْ كَانَ مِنْ أَهْلِ الصِّيامِ دُعِيَ مِنْ باب الرَّيَّانِ ومنْ كَانَ مِنْ أَهْلِ الصَّدقَة دُعِي مِنْ باب الصَّدَقَةِ» قال أبو بكرٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ: بأَبي أَنت وأُمِّي يا رسولَ اللَّه ما عَلى مَنْ دُعِي مِنْ تِلكَ الأَبْوابِ مِنْ ضَرُورةٍ، فهلْ يُدْعى أَحدٌ مِنْ تلك الأَبْوابِ كلِّها؟ قال: «نَعَم وَأَرْجُو أَنْ تكُونَ مِنهم» متفقٌ عليه.

**1216/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىمكى الله يولىدا جۈپ ـ جۈپى بىلەن نەرسە سەرپ قىلسا ئۇ كىشى جەننەتنىڭ ئىشىكلىرىدىن: ئى الله نىڭ بەندىسى! بۇ ئىشىك ياخشىدۇر، دەپ چاقىرىلىدۇ. ئەگەر بىر كىشى ناماز ئەھلى بولسا ناماز ئىشىكىدىن، جىھاد ئەھلى بولسا جىھاد ئىشىكىدىن، روزا ئەھلى بولسا رەييان ئىشىكىدىن، سەدىقە ئەھلى بولسا، سەدىقە ئىشىكىدىن چاقىرىلىدۇ» دېدى، ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئاتا ـ ئانام ساڭا پىدا بولسۇن ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىرەر كىشىنىڭ ئاشۇ ئىشىكلەرنىڭ بىرەرىدىن چاقىرىلىشىنىڭ نېمە زۆرۈرىيىتى؟ بىر ئادەم ئاشۇ ئىشىكلەرنىڭ ھەممىسىدىن چاقىرىلامدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە چاقىرىلىدۇ، مەن سېنىڭ ئاشۇ كىشىلەرنىڭ قاتارىدىن بولۇپ قېلىشىڭنى ئۈمىد قىلىمەن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1217/3 ـ وعن سهلِ بنِ سعدٍ رضي اللَّه عنهُ عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إِنَّ فِي الجَنَّة باباً يُقَالُ لَهُ: الرَّيَّانُ، يدْخُلُ مِنْهُ الصَّائمونَ يومَ القِيامةِ، لا يدخلُ مِنْه أَحدٌ غَيرهُم، يقالُ: أَينَ الصَّائمُونَ؟ فَيقومونَ لا يدخلُ مِنهُ أَحَدٌ غيرهم، فإِذا دَخَلوا أُغلِقَ فَلَم يدخلْ مِنْهُ أَحَدٌ» متفقٌ عليه.

**1217/3** ـ سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەتتە رەييان دەپ ئاتىلىدىغان بىر ئىشىك بولۇپ قىيامەت كۈنى ئۇنىڭدىن روزا تۇتقانلارلا كىرىدۇ، باشقىلار كىرەلمەيدۇ. روزا تۇتقۇچىلار قەيەردە؟ دېيىلسە، روزا تۇتقۇچىلار ئورنىدىن تۇرىدۇ. ئۇ ئىشىكتىن ئۇلاردىن باشقا بىرى كىرەلمەيدۇ. ئۇلار كىرىپ بولسا ئىشىك تاقىلىپ باشقا ھېچكىم كىرەلمەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1218/4 ـ وعَنْ أَبي سَعيدٍ الخُدْرِيِّ رَضيَ اللَّه عنهُ قال: قالَ رسولُ اللَّهِ: «مَا مِنْ عبْدٍ يصُومُ يَوماً في سبِيلِ اللَّه إِلاَّ باعَدَ اللَّه بِذلك اليَومِ وجهَهُ عَن النَّارِ سبعينَ خرِيفاً» متفقٌ عليه.

**1218/4** ـ ئەبۇسەئىيدىل خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر قانداق بىر بەندە الله يولىدا بىر كۈن روزا تۇتسا، شۇ بىر كۈننىڭ سەۋەبى بىلەن الله ئۇ ئادەمنى دوزاختىن 70 يىللىق يىراق قىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1219/5 ـ وعنْ أَبي هُرَيرةَ رضيَ اللَّه عنهُ، عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «مَنْ صَامَ رَمَضَانَ إِيمَاناً واحْتِساباً، غُفِرَ لَهُ ما تَقَدَّمَ مِنْ ذنْبِهِ» متفقٌ عليه.

**1219/5** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى الله نىڭ ۋەدىسىگە ئىشەنگەن، ساۋاپ ئۈمىد قىلغان ھالدا رامزان روزىسىنى تۇتسا، ئىلگىرى ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1220/6 ـ وعنهُ رضيَ اللَّهُ عنهُ، أَنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «إِذا جَاءَ رَمَضَانُ، فُتِّحَتْ أَبْوَابُ الجَنَّةِ، وغُلِّقَت أَبْوَابُ النَّارِ، وصُفِّدتِ الشياطِينُ» متفقٌ عليه.

**1220/6** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «رامزان ئېيى كىرسە جەننەتنىڭ ئىشىكلىرى ئېچىلىپ، دوزاخنىڭ ئىشىكلىرى تاقىلىدۇ. شەيتانلارغا تاقاق سېلىنىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1221/7 ـ وعنهُ أَنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «صُومُوا لِرُؤْيَتِهِ، وَأَفْطِرُوا لِرُؤيَتِهِ، فإِن غمي عَليكم، فَأَكْمِلُوا عِدَّةَ شَعْبانَ ثَلاثِينَ» متفقٌ عليه. وهذا لفظ البخاري. وفي رواية مسلم: «فَإِن غُمَّ عَليكم فَصُوموا ثَلاثِينَ يَوْماً».

**1221/7** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاي كۆرۈپ روزا تۇتۇڭلار. ئاي كۆرۈپ ھېيت قىلىڭلار. ئەگەر ھاۋا بۇلۇتلۇق بولۇپ قالسا شەئبان ئېيىنى 30 كۈن توشقۇزۇڭلار (يەنى رامزان ئېيىنىڭ ئالدىدىكى ئاينى 30 كۈن توشقۇزۇۋېتىپ ئاندىن رامزان روزىسىنى تۇتۇشنى باشلاڭلار)». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «ئەگەر سىلەرگە رامزاننىڭ **29** ـ كۈنى ھاۋا تۇتۇق بولۇپ قالسا، روزىنى **30** كۈن تۇتۇڭلار» دېيىلگەن.

## 218 ـ باب

## رامزان ئېيىدا ياخشىلىقنى كۆپ قىلىش، سېخىي بولۇش، بولۇپمۇ ئاخىرقى ئون كۈندە ياخشىلىقلارنى تېخىمۇ زىيادە قىلىش توغرىسىدا

1222/1 ـ وعن ابنِ عباسٍ، رضِيَ اللهُ عَنْهُمَا، قالَ: كَانَ رَسُولُ اللهِ، صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وَسَلَّم، أَجْوَدَ النَّاسِ، وَكَانَ أَجْوَدُ مَا يَكُونُ في رَمَضَانَ حِينَ يَلْقَاهُ جِبْرِيلُ، وَكَانَ جِبْرِيلُ يَلْقَاهُ في كُلِّ لَيْلَةٍ مِنْ رَمَضَانَ فَيُدَارِسُهُ القُرْآنَ، فَلَرَسُولُ اللهِ، صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وَسَلَّم، حِينَ يَلْقَاهُ جِبْرِيلُ أَجْوَدُ بِالخَيْرِ مِنَ الرِّيحِ المُرْسَلَةِ» متفقٌ عليه.

**1222/1** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەر ئىچىدىكى ئەڭ سېخىي زات ئىدى. بولۇپمۇ رامىزاندا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئۇچراشقاندا تېخىمۇ سېخىيلىشىپ كېتەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بىلەن رامىزاندا ھەر كېچىسى ئۇچرىشىپ قۇرئاندىن دەرس ئوقۇشاتتى. جەزمەنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇچراشقان چاغدىكى سېخىيلىقى شامالدىنمۇ تېز ئىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1223/2 ـ وَعَنْ عَائِشَةَ رَضِيَ اللهُ عَنْهَا قَالَتْ: «كَانَ رَسُولُ اللهِ، صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وَسَلَّم، إِذَا دَخَلَ العَشْرُ أَحْيَى اللَّيْلَ، وَأَيْقَظَ أَهْلَهُ، وَشَدَّ المِئْزَرَ» متفقٌ عليه.

**1223/2** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنى كىرسە، كېچىلىرىنى ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزەتتى. ئائىلىسىدىكىلەرنى ئويغىتاتتى. بېلىنى چىڭ باغلايتتى (يەنى ئايالىغا يېقىنچىلىق قىلىشتىن ساقلىناتتى). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 219 ـ باب

## تۇتۇپ كېلىۋاتقان روزىسىغا ئۇلىشىپ قالمىسا ياكى بۇرۇندىن تۇتۇپ كېلىۋاتقان دۈشەنبە ۋە پەيشەنبە كۈنلىرىدىن ئىبارەت روزا تۇتۇش ئادىتىگە ئۇدۇل كېلىپ قالمىسىلا شەئباننىڭ ئون بەشىدىن كېيىن، رامىزاندىن ئىلگىرى روزا تۇتۇشتىن چەكلەش توغرىسىدا

1224/1 ـ عن أَبي هُريرة رضيَ اللَّه عَنْهُ، عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا يتَقَدَّمَنَّ أَحَدُكُمْ رَمَضَانَ بِصَومِ يومٍ أَوْ يومَيْنِ، إِلاَّ أَن يَكونَ رَجُلٌ كَانَ يصُومُ صَوْمَهُ، فَلْيَصُمْ ذلكَ اليوْمَ» متفقٌ عليه.

**1224/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «رامىزاندىن بىر كۈن ياكى ئىككى كۈن بۇرۇن روزا تۇتماڭلار، ئەمما ھەر ئايىنىڭ بېشى ۋە ئاخىرىدا روزا تۇتۇپ ئادەتلىنىپ كەلگەن كىشى بولسا، شۇ كۈندىكى روزىسىنى تۇتسا بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1225/2 ـ وعن ابنِ عباسٍ، رضيَ اللَّه عنهما، قال: قالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَصُومُوا قَبْلَ رَمَضَانَ، صُومُوا لِرُؤْيَتِهِ، وَأَفْطِرُوا لِرُؤْيَتِهِ، فَإِنْ حالَتْ دُونَهُ غَيَايَةٌ فأَكْمِلوا ثَلاثِينَ يوماً» رواه الترمذي وقال: حديث حسنٌ صحيحٌ.

**1225/2** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «رامىزاندىن ئىلگىرىكى بىر نەچچە كۈنلەردە روزا تۇتماڭلار. ئاي كۆرۈپ روزا تۇتۇڭلار. ئاي كۆرۈپ ھېيت قىلىڭلار. ئەگەر ئاي بۇلۇتلۇق بولسا ئاينى 30 كۈنگە توشقۇزۇڭلار». [تىرمىزىدىن]

1226/3 ـ وعنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضِيَ اللَّه عَنْهُ قال: قالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا بَقِيَ نِصْفٌ مِنْ شَعْبَانَ فَلا تَصُومُوا» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حَسَنٌ صحيحٌ.

**1226/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «شەئبان ئېيىنىڭ 15 ـ كۈنىدىن كېيىن روزا تۇتماڭلار». [تىرمىزىدىن]

1227/4 ـ وَعَنْ أبي اليَقظَان عمارِ بنِ يَاسِرٍ رضيَ اللّه عنْهما، قال: «مَنْ صَامَ اليَومَ الَّذِي يُشكُّ فِيهِ فَقَدْ عَصَى أَبا القَاسِمِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم» رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديثٌ حسن صحيحٌ.

**1227/4** ـ ئەمما ئىبنى ياسىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: كىمكى شەك كۈنى روزا تۇتسا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئاسىيلىق قىلغان بولىدۇ. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 220 ـ باب

## ئاي كۆرگەندە نېمە دېيىش توغرىسىدا

1228/1 ـ عَنْ طَلْحَةَ بنِ عُبَيْدِ اللّهِ رضيَ اللّه عَنْهُ، أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ إِذا رَأَى الهِلالَ قَالَ: «اللَّهُمَّ أَهِلَّهُ علَيْنَا بِالأَمْنِ والإِيمَانِ، وَالسَّلامَةِ والإِسْلامِ، رَبِّي ورَبُّكَ اللّه، هِلالُ رُشْدٍ وخَيْرٍ» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

**1228/1** ـ تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاي كۆرگەندە مۇنداق دەيتتى: «ئى الله! بۇ ئاينى بىزگە خاتىرجەملىك ۋە ئىمان ئېيى قىلىپ بەرگىن، سالامەتلىك ۋە ئىسلام ئېيى قىلىپ بەرگىن. ئى ئاي! سېنىڭ ۋە مېنىڭ رەببىم الله دۇر. ھىدايەت ۋە ياخشىلىقنىڭ ئېيى بولغايسەن». [تىرمىزىدىن]

## 221 ـ باب

## سوھۇرلۇق يېيىشنىڭ ۋە تاڭ سۈزۈلۈپ قالمىسىلا سوھۇرلۇق يېيىشنى كېچىكتۈرۈشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1229/1 ـ عنْ أنسٍ رَضِيَ اللّه عَنْهُ قال: قال رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «تَسَحَّرُوا فَإِنَّ في السُّحُورِ بَرَكَةً» متفقٌ عليه.

**1229/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سوھۇرلۇق يەڭلار، چۈنكى سوھۇرلۇقتا بەرىكەت بار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1230/2 ـ وعن زيدِ بن ثابتٍ رَضيَ اللّه عَنْهُ قال: تَسحَّرْنَا مَعَ رسولِ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ثُمَّ قُمْنَا إلى الصَّلاةِ. قِيلَ: كَمْ كانَ بَيْنَهُمَا؟ قال: قَدْرُ خَمْسينَ آيةً. متفقٌ عليه.

**1230/2** ـ زەيد ئىبنى سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن سوھۇرلۇق يەپ بولۇپ نامازغا تۇراتتۇق ـ دېۋىدى، سوھۇرلۇق بىلەن

نامازنىڭ ئارىلىقىدا قانچىلىك ۋاقىت ئۆتەتتى؟ دېيىلدى. زەيىد: ئەللىك ئايەت ئوقۇغۇدەك ۋاقىت ئۆتەتتى، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1231/3 ـ وَعَنِ ابنِ عُمَرَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُمَا، قالَ: كانَ لرسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مُؤَذِّنَانِ: بلالٌ وَابْنُ أُمِّ مَكْتُومٍ. فَقَالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ بلالاً يُؤَذِّنُ بِلَيْلٍ، فَكُلُوا وَاشْرَبُوا حتَّى يُؤَذِّنَ ابْنُ أُمِّ مَكْتُومٍ» قَالَ: وَلَمْ يَكُنْ بَيْنَهُمَا إلاَّ أَنْ يَنْزِلَ هذا وَيَرْقَى هذا، متفقٌ عليه.

1231/3 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىككى مۇئەززىنى بولۇپ بىرى بىلال، يەنە بىرى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇممۇ مەكتۇم ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىلال تاڭ يورۇشتىن بۇرۇن ئەزان ئېيتىدۇ. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇممۇ مەكتۇم ئەزان ئېيتقىچىلىك سوھۇرلۇق يەڭلار» دېدى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر مۇنداق دەيدۇ: ئۇ ئىككى ئەزاننىڭ ئارىلىقىدا پەقەت بىر پەشتاقتىن چۈشۈپ، يەنە بىر مۇئەززىن پەشتاققا چىققانچىلىك پەرق بار ئىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1232/4 ـ وعَنْ عمْرو بنِ العاصِ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ أَنَّ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «فَصْلُ ما بيْنَ صِيَامِنَا وَصِيامِ أَهْلِ الكتاب أَكْلَةُ السَّحَرِ». رواه مسلم.

1232/4 ـ ئەمرى ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەھلى كىتابنىڭ روزىسى بىلەن بىزنىڭ روزىمىز ئارىلىقىدىكى پەرق سوھۇرلۇق يېيىشتۇر». [مۇسلىمدىن]

## 222 ـ باب

## ئىپتارنى ئالدىراپ قىلىشنىڭ پەزىلىتى نىمە بىلەن ئىپتار قىلىش ۋە ئىپتاردىن كېيىن نىمە دېيىش توغرىسىدا

1233/1 ـ عَنْ سَهْلِ بنِ سَعْدٍ رضِيَ اللَّه عَنْهُ، أَنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «لا يَزَالُ النَّاسُ بِخَيْرٍ مَا عَجلوا الفِطْرَ» متفقٌ عليه.

1233/1 ـ سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەر ئىپتارنى ئالدىراپ (كۈن تولۇق ئولتۇرۇپ بولۇشى شەرتى بىلەن) قىلسىلا ھەمىشە ياخشىلىقتا بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1234/2 ـ وعن أَبي عَطِيَّةَ قَالَ: دخَلْتُ أَنَا ومسْرُوقٌ على عائشَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهَا فقَالَ لَهَا مَسْرُوقٌ: رَجُلانِ منْ أَصْحَابِ مُحَمَّدٍ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كلاَهُمَا لا يَأْلُو عَنِ الخَيْرِ: أَحَدُهُمَا يُعَجِّلُ المغْربَ والإِفْطَارَ، والآخَرُ يُؤَخِّرُ المغْرِبَ والإِفْطَارَ؟ فَقَالَتْ: مَنْ يُعَجِّلُ المَغْربَ وَالإِفْطَارَ؟ قالَ: عَبْدُ اللَّه يعني ابنَ مَسْعودٍ فَقَالَتْ: هكَذَا كَانَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، يصْنَعُ. رواه مسلم.

1234/2 ـ ئەبۇئەتىيەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن مەسرۇق بىلەن ئائىشەنىڭ يېنىغا كىردىم. مەسرۇق ئائىشەگە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىككى ساھابىسى بولۇپ ھەر

ئىككىلىسى ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشتا بىر ـ بىرىدىن قېلىشمايدۇ. بىرى ناماز شام بولسىلا ئىپتارغا ئالدىرايتتى. يەنە بىرى ئالدىرمايدۇ، دېدى. ئائىشە ناماز شام بىلەن ئىپتارغا كىم ئالدىرايدۇ؟ دېدى. مەسرۇق: ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد دېدى. ئائىشە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ شۇنداق قىلاتتى، دېدى. [مۇسلىمدىن]

1235/3 ـ وَعَنْ أَبي هُريرَةَ رَضيَ اللَّه عنْهُ قالَ: قالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قال اللَّه عَزَّ وَجَلَّ: «أَحَبُّ عِبَادِي إِليَّ أَعْجَلُهُمْ فِطْراً» رواه الترمذي وقالَ: حَديثٌ حسنٌ.

**1235/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله ئەززەۋەجەللە مۇنداق دەيدۇ: ”بەندىلىرىمنىڭ ئىچىدىكى ماڭا ئەڭ سۆيۈملۈكرەكى ئۇلارنىڭ ئىپتارنى ئالدىراپ قىلىدىغانلىرىدۇر“». [تىرمىزىدىن]

1236/4 ـ وعَنْ عُمر بنِ الخَطَّابِ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، قالَ: قال رَسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا أَقْبَلَ اللَّيْلُ مِنْ ههُنَا وأَدْبَرَ النَّهَارُ مِنْ ههُنا، وغَرَبَتِ الشَّمسُ، فَقَدْ أَفْطَرَ الصائمُ» متفقٌ عليه.

**1236/4** ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كېچە شەرق تەرەپتىن كەلسە، كۈندۈز غەرب تەرەپكە كېتىشنى قىلىپ كەتسە، كۈن ئولتۇرسا روزا تۇتقۇچى ئىپتار قىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1237/5 ـ وَعَنْ أَبي إِبراهيمَ عبدِ اللَّهِ بنِ أَبي أَوْفى رَضِيَ اللَّه عنْهُمَا، قالَ: سِرْنَا مَعَ رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وَهُوَ صائمٌ، فَلَمَّا غَرَبَتِ الشَّمسُ، قالَ لِبَعْضِ الْقَوْمِ: «يَا فُلانُ انْزِلْ فَاجْدحْ لَنا» فَقَالَ: يا رَسُولَ اللَّهِ لَوْ أَمْسَيْتَ؟ قالَ: «انْزِلْ فَاجْدَحْ لَنَا» قالَ: إِنَّ علَيْكَ نَهَاراً، قال: «انْزِلْ فَاجْدَحْ لَنَا» قَالَ: فَنَزَلَ فَجَدَحَ لَهُمْ فَشَرِبَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ثُمَّ قالَ: «إِذا رَأَيْتُمُ اللَّيْلَ قَدْ أَقْبَلَ مِنْ ههُنَا، فَقَدْ أَفْطَرَ الصَّائمُ» وأَشارَ بِيَدِهِ قِبَلَ المَشْرِقِ. متفقٌ عليه.

**1237/5** ـ ئەبۇئىبراھىم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە سەپەرگە چىقتۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام روزا تۇتۇۋالغان ئىدى. كۈن ئولتۇرۇشىغىلا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كىشىگە: «ئى پالانچى! چۈشكىن، بىزگە تالقاننى ھۆل قىلىپ بەرگىن»، دېدى. ئۇ كىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىر ئاز يورۇق تۇرىدۇ، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «چۈشكىن، بىزگە تالقاننى ھۆل قىلىپ بەرگىن» دېدى. ئۇ كىشى: بىر ئاز بالدۇر تۇرىدۇ ـ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «چۈشكىن، بىزگە تالقاننى ھۆل قىلىپ بەرگىن» دېدى. ئۇ كىشى چۈشۈپ تالقاننى ھۆل قىلىپ بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەپ ـ ئىچىپ بولۇپ ئاندىن: «قاراڭغۇلۇقنىڭ بۇ تەرەپتىن كەلگەنلىكىنى كۆرسەڭلار، روزا تۇتقۇچى ئىپتار قىلىدۇ» دەپ قولىنى شەرق تەرەپكە ئىشارەت قىلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1238/6 ـ وَعَنْ سَلْمَانَ بنِ عَامر الضَّبِّيِّ الصَّحَابيِّ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِذَا أَفْطَرَ أَحَدُكُمْ، فَلْيُفْطِرْ عَلَى تَمْرٍ، فَإِنْ لَمْ يَجدْ، فَلْيُفْطِرْ على مَاءٍ فَإِنَّه طَهُورٌ». روَاهُ أَبو دَاودَ، والترمذي وقالَ: حديثٌ حَسَنٌ صحيحٌ.

**1238/6** ـ سەلمان ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئىپتار قىلماقچى بولسا خورما بىلەن قىلسۇن، ئەگەر خورما تاپالمىسا سۇ بىلەن قىلسۇن، چۈنكى سۇ پاكتۇر». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1239/7 ـ وَعَنْ أَنسٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، قالَ: كانَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُفْطِرُ قَبْلَ أَنْ يُصَلِّيَ عَلى رُطَبَاتٍ، فَإِنْ لَمْ تَكُنْ رُطَبَاتٌ فَتُمَيرْاتٌ، فإِنْ لمْ تَكُنْ تُميراْتٌ حَسَا حَسَواتٍ مِنْ ماءٍ رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

**1239/7** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناماز شامنى ئوقۇشتىن بۇرۇن بىر نەچچە تال ھۆل خورما بىلەن ئىغىز ئاچاتتى. ھۆل خورما تېپىلمىسا نەچچە تال قۇرۇق خورما بىلەن، ئۇمۇ تېپىلمىسا سۇ بىلەن ئىغىز ئاچاتتى [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن].

## 223 ـ باب

## روزا تۇتقۇچىنى باشقىلارنى ئۇرۇش ـ تىللاشتىن ساقلىنىشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

1240/1 ـ عنْ أَبي هُرَيَرَةَ رضيَ اللَّه عنهُ قالَ: قالَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا كَانَ يَوْمُ صَوْمِ أَحدِكُمْ، فَلا يَرْفُثْ وَلا يَصْخَبْ، فَإِنْ سَابَّهُ أَحَدٌ، أَوْ قاتَلَهُ، فَلْيَقُلْ: إِنِّي صائمٌ» متفقٌ عليه.

**1240/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار روزا تۇتسا ھاياسىز سۆزلەرنى قىلمىسۇن، ۋارقىراشمىسۇن. ئەگەر بىرى ئۇنى تىللىسا ياكى ئۇرۇشماقچى بولسا، ئۇ كىشى: مەن روزىدار، دېسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1241/2 ـ وعنهُ قال: قال النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ لَمْ يَدعْ قَوْلَ الزُّورِ والعمَلَ بِهِ فلَيْسَ للَّهِ حَاجةٌ في أَنْ يَدَعَ طَعامَهُ وشَرَابهُ» رواه البخاري.

**1241/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى يالغان سۆز ۋە يامان ئىشنى روزىدار تۇرۇپمۇ تاشلىمىسا، اللہ ئۇ كىشىنىڭ يېمەي ۋە ئىچمەي يۈرۈشىگە ھاجىتى يوق (ئۇ ئادەمنىڭ تۇتقان روزىسىغا ساۋاب بېرىلمەيدۇ)». [بۇخارىدىن]

## 224 ـ باب

## روزىغا ئالاقىدار مەسىلىلەر توغرىسىدا

1242/1 ـ عَنْ أَبي هُريرةَ رَضيَ اللَّه عَنْهُ، عَن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «إِذا نَسِيَ أَحَدُكُم، فَأَكَلَ أَوْ شَرِبَ، فَلْيتِمَّ صَوْمَهُ، فَإِنَّمَا أَطْعَمَهُ اللَّهُ وَسَقَاهُ» متفقٌ عليه.

**1242/1** ـ ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئۇنتۇپ قېلىپ بىرەر نەرسە يەپ قويغان ياكى ئىچىپ قويغان بولسا روزىسىنى داۋاملاشتۇرۋەرسۇن. ئۇ ئىش ھەقىقەتەن الله نىڭ ئۇنىڭغا تاماق ۋە ئۇسسۇزلۇق بەرگەنلىكىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1243/2 ـ وعن لَقِيطِ بنِ صَبِرَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، قالَ: قلتُ: يا رسول اللَّه أَخْبِرْني عَنِ الْوُضوءِ؟ قال: «أَسْبِغِ الْوضُوءَ، وَخَلِّلْ بَيْنَ الأَصَابِعِ، وَبَالِغْ في الاسْتِنْشَاقِ، إِلاَّ أَنْ تكُونَ صَائماً» رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1243/2** ـ لەقىيت ئىبنى سەبىرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا تاھارەت ئېلىشنى دەپ بەرگىن ـ دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تاھارەتنى كامىل ئالغىن، بارماقلىرىڭنىڭ ئارىسىنى يۇيغىن، ئەگەر روزىدار بولمىساڭ ئېغىز ـ بۇرنۇڭنى ياخشى چايقىغىن» دېدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1244/3 ـ وعنْ عائشةَ رضي اللَّه عَنْها، قالَتْ: كانَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يدْرِكُهُ الفَجْرُ وَهُوَ جُنُبٌ مِنْ أَهْلِهِ، ثُمَّ يَغْتَسِلُ ويَصُومُ. متفقٌ عليه.

**1244/3** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆز ئاياللىرى بىلەن بىللە بولۇپ بەزىدە جۇنۇپ ھالەتتە تاڭ ئاتقۇزۇپ قالاتتى. بۇنداق چاغدا غۇسلى قىلىۋېلىپ، روزىسىنى تۇتىۋېرەتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1245/4 ـ وعنْ عائشةَ وأُمِّ سَلَمَةَ، رَضيَ اللَّهِ عنْهُما، قَالَتَا: كانَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُصْبِح جُنُباً مِنْ غَيْرِ حُلْمٍ، ثُمَّ يصُومُ» متفقٌ عليهِ.

**1245/4** ـ ئائىشە ۋە ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چۈش كۆرۈپ ئەمەس، ئۆز ئاياللىرى بىلەن بىللە بولغانلىق سەۋەبىدىن جۇنۇپ ھالەتتە تاڭ ئاتقۇزۇپ قالسا روزىسىنى تۇتىۋېرەتتى. (يەنى ئېھتىلام بولۇپ قالغان كىشىمۇ غۇسلى قىلىۋېلىپ تاماق يېمەي تۇتىۋېرىدۇ. ئەگەر سوھۇرلۇق يەۋالغۇدەك ۋاقىت بولسا يەۋېلىپ، ئاندىن غۇسلى قىلىدۇ. تاڭ يورۇپ بولغاندىن كېيىن غۇسلى قىلىش روزىنى بۇزۇۋەتمەيدۇ). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 225 ـ باب

## مۇھەررەم، شەئبان ئايلىرىدا ۋە باشقا ئۇرۇش قىلىش ھارام قىلىنغان ئايلاردا روزا تۇتۇشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1246/1 ـ عَنْ أَبي هُريرَةَ رضيَ اللَّه عنْهُ، قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَفْضَلُ الصِّيَامِ بعْدَ رَمضَانَ: شَهْرُ اللَّهِ المحرَّمُ، وَأَفْضَلُ الصَّلاةِ بَعْدَ الفَرِيضَةِ: صَلاةُ اللَّيْلِ» رواه مسلمٌ.

1246/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «رامىزاندىن قالسىلا روزىنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى مۇھەررەم ئېيىدا تۇتۇلغان روزىدۇر. پەرز نامازدىن قالسىلا ئەڭ ئەۋزەل ناماز كېچىدە ئوقۇلغان نامازدۇر». [مۇسلىمدىن]

1247/2 ـ وعَنْ عائشةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهَا، قالَتْ: لَمْ يَكُنِ النبيُّ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَصُوم مِنْ شَهْرٍ أَكْثَرَ مِنْ شَعْبَانَ، فَإِنَّه كانَ يَصُوم شَعْبَانَ كلَّه. وفي رواية: كَانَ يَصُومُ شَعْبَانَ إِلاَّ قَلِيلاً. متفقٌ عليه.

1247/2 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باشقا ئايلاردا شەئبان ئېيىدىكىدەك كۆپ روزا تۇتمايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەقىقەتەن شەئبان ئېيىنىڭ ھەممىسىدە روزا تۇتاتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: شەئبان ئېيىنىڭ ئاز بىر قىسمىدىلا روزا تۇتمايتتى، دېيىلگەن.

1248/3 ـ وعن مجيبَةَ البَاهِلِيَّةِ عَنْ أَبِيهَا أَوْ عمِّها، أَنَّهُ أَتى رَسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ثُمَّ انطَلَقَ فَأَتَاهُ بعدَ سَنَة، وَقَد تَغَيَّرتْ حَالهُ وَهَيْئَتُه، فَقَالَ: يا رَسُولَ اللَّهِ أَمَا تعْرِفُنِي؟ قَالَ: «وَمَنْ أَنتَ؟» قَالَ: أَنَا البَاهِلِيُّ الذي جِئتك عامَ الأَوَّلِ. قَالَ: «فَمَا غَيَّرَكَ، وقَدْ كُنتَ حَسَنَ الهَيئةِ؟» قَالَ: ما أَكلتُ طعاماً منذ فَارقْتُكَ إِلاَّ بلَيْلٍ. فَقَال رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «عَذَّبْتَ نَفسَكَ،» ثُمَّ قَالَ: «صُمْ شَهرَ الصَّبرِ، ويوماً مِنْ كلِّ شَهر» قال: زِدْني، فإِنَّ بي قوَّةً، قَالَ: «صُمْ يَومَيْنِ» قال: زِدْني، قال: «صُمْ ثلاثَةَ أَيَّامٍ» قالَ: زِدْني. قال: صُمْ مِنَ الحُرُمِ وَاتْرُكْ، صُمْ مِنَ الحرُمِ وَاترُكْ، صُمْ مِنَ الحرُمِ وَاتْرُكْ» وقالَ بِأَصَابِعِهِ الثَّلاثِ فَضَمَّهَا، ثُمَّ أَرْسَلَهَا. رواه أَبو داود.

1248/3 ـ مۇجىيبە باھىلىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇنىڭ دادىسى ياكى تاغىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ ئاندىن قايتىپ كەتتى. ، بىر يىلدىن كېيىن يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلدى، ئۇنىڭ ھالى ۋە رەڭگى ـ روھى ئۆزگىرىپ كەتكەن ئىدى. ئۇ ئادەم: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنى تونىدىڭمۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن كىم؟» دېدى، ئۇ كىشى: مەن ئالدىنقى يىلى سىنىڭ يېنىڭغا كەلگەن باھىلىلىق بولىمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سېنى نېمە شۇنچە ئۆزگەرتىۋەتتى؟ رەڭگى ـ روھىڭ ھەقىقەتەن چىرايلىق ئىدىغۇ؟» دېگەندە، ئۇ ئادەم: مەن سەندىن ئايرىلغاندىن بېرى كېچىسىلا تاماق يېدىم (كۈندۈزى روزا تۇتتۇم) دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۆزەڭنى ئازابلاپ قويۇپسەن. رامزان ئېيىدا بىر ئاي ۋە رامزاندىن باشقا ھەر ئايدا بىر كۈن روزا تۇت» دېدى، ئۇ ئادەم: ماڭا زىيادە قىلغىن، چۈنكى مېنىڭ كۈچ قۇۋۋىتىم بار دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەر ئايدا ئىككى كۈن روزا تۇت» ئۇ ئادەم: ماڭا يەنە زىيادە قىلغىن دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇت»، دېدى. ئۇ ئادەم ماڭا يەنە زىيادە قىلغىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇرۇش ھارام قىلىنغان ئايلاردا روزا تۇتقىن ۋە تەرك ئەتكىن، ئۇرۇش ھارام قىلىنغان ئايلاردا روزا تۇتقىن ۋە تەرك ئەتكىن، ئۇرۇش ھارام قىلىنغان ئايلاردا روزا تۇتقىن ۋە تەرك ئەتكىن، دەپ ئۈچ قېتىم بارمىقىنى جۈپلەپ كۆرسىتىپ ئاندىن قويۇۋەتتى (يەنى ھارام قىلىنغان ئايلاردا ئۇدا ئۈچ كۈن تۇتۇپ ئاندىن ئۈچ كۈنگىچە تۇتماي، يەنە ئۈچ كۈن تۇتۇشنى دېمەكچى)» [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 226 ـ باب

زۇلھەججىنىڭ ئاۋۋالقى ئونىدا روزا تۇتۇش ۋە باشقا ياخشى ئىشلارنى قىلىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1249/1 ـ عن ابنِ عبَّاسٍ رَضيَ اللَّه عَنْهُمَا، قالَ: قالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ما مِنْ أيامٍ العَمَلُ الصَّالحُ فِيها أَحَبُّ إِلى اللَّهِ مِنْ هذِهِ الأَيَّام» يعني: أيامَ العشرِ، قالوا: يا رسول اللَّهِ وَلا الجهادُ في سبيلِ اللَّهِ؟ قالَ: «ولا الجهادُ في سبِيلِ اللَّهِ، إِلاَّ رَجُلٌ خَرجَ بِنَفْسِهِ، وَمَالِهِ فَلَم يَرجِعْ منْ ذلك بِشَيءٍ» رواه البخاريُّ.

**1249/1** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۇشۇ كۈنلەردە (زۇلھەججىنىڭ **1** ـ كۈنىدىن **10** ـ كۈنىگىچە) قىلىنغان ياخشى ئەمەل اللە غا ئەڭ سۆيۈملۈكرەك بولىدۇ» دېدى. ساھابىلار: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! اللە يولىدا قىلىنغان جىھادمۇ بۇنىڭغا يەتمەمدۇ؟ دېيىشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «اللە يولىدىكى جىھادمۇ بۇنىڭغا يەتمەيدۇ. پەقەت جېنى، مېلى بىلەن جىھادقا ئاتلىنىپ، ھېچنەرسە بىلەن قايتىپ كەلمىگەن (يەنى شېھىت بولغان) ئادەمنىڭلا ئەمەلى بۇنىڭغا يېتىدۇ» دېدى. [بۇخارىدىن]

227 ـ باب

ئەرەفات كۈنى ھەج قىلىش ئۈچۈن ئەرەفاتتا تۇرۇۋاتقانلاردىن باشقىلار مۇھەررەم ئېيىنىڭ توققۇزىنچى ۋە ئونىنچى كۈنى روزا تۇتۇشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1250/1 ـ عنْ أَبي قتَادةَ رضِي اللَّه عَنْهُ، قالَ: سئِل رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: عَنْ صَوْمِ يوْمِ عَرَفَةَ؟ قال: «يكفِّرُ السَّنَةَ المَاضِيةَ وَالبَاقِيَةَ» رواه مسلمٌ.

**1250/1** ـ ئەبۇقەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئەرەفات كۈنىدە روزا تۇتۇش توغرۇلۇق سورالدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەرەفات كۈنىدە روزا تۇتۇش ئۆتكەن يىلى ۋە كېلىدىغان يىلدىكى كىچىك گۇناھلىرىغا كاپارەت بولىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1251/2 ـ وعنْ ابنِ عباسٍ رضِيَ اللَّه عنهما، أنَّ رَسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم صَامَ يوْمَ عاشوراءَ، وأَمَرَ بِصِيَامِهِ. متفقٌ عليه.

**1251/2** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاشۇرا كۈنىدە (يەنى مۇھەررەمنىڭ ئونىنچى كۈنى) روزا تۇتاتتى ۋە باشقىلارنىمۇ ئاشۇرا كۈنى روزا تۇتۇشقا بۇيرۇيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1252/3 ـ وعنْ أَبي قَتَادةَ رضِيَ اللَّه عَنْهُ، أَنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم سُئِلَ عَنْ صِيَامِ يَوْمِ عاشُوراءِ، فَقَالَ: «يُكَفِّرُ السَّنَةَ المَاضِيَةَ» رواه مُسْلِمٌ.

**1252/3** ـ ئەبۇقەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئاشۇرا كۈنى روزا تۇتۇش توغرۇلۇق سورالغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ روزا ئۆتكەن يىلدىكى كىچىك گۇناھلارغا كاپارەت بولىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1253/4 ـ وعَنِ ابنِ عَبَّاسٍ رَضِيَ اللَّه عنْهُمَا ، قَالَ : قال رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم : «لَئِنْ بَقِيتُ إِلى قَابِلٍ لأَصُومَنَّ التَّاسِعَ» رواهُ مُسْلِمٌ.

**1253/4** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر مەن كېلەر يىلغىچە ئۆمۈر كۆرسەم مۇھەررەمنىڭ توققۇزىنچى كۈنىدىمۇ روزا تۇتىمەن». [مۇسلىمدىن]

## 228 ـ باب

### شەۋۋال ئېيىدا ئالتە كۈن روزا تۇتۇشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

1254/1 ـ عَنْ أَبي أَيوبٍ رضِيَ اللَّه عَنْهُ، أَنَّ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ : «مَنْ صَامَ رَمَضانَ ثُمَّ أَتْبَعَهُ سِتًّا مِنْ شَوَّالٍ كانَ كصِيَامِ الدَّهْرِ» رواهُ مُسْلِمٌ.

**1254/1** ـ ئەبۇئەييۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى رامزان روزىسىنى تۇتۇپ بولۇپ، ھېيتتىن كېيىن ئۇنىڭغا شەۋۋال ئېيىدىن ئالتە كۈن روزىنى ئەگەشتۈرۈپ تۇتسا يىل بويى روزا تۇتقانغا ئوخشاش بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

## 229 ـ باب

### دۈشەنبە ۋە پەيشەنبە كۈنى روزا تۇتۇشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

1255/1 ـ عن أَبي قَتَادَةَ رَضِيَ اللَّه عنْهُ، أَنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم سُئِلَ عَنْ صَوْمِ يَوْمِ الاثْنَيْنِ فقالَ : «ذلكَ يَوْمٌ وُلِدْتُ فِيهِ، وَيَوْمٌ بُعِثْتُ، أَوْ أُنزِلَ عليَّ فِيهِ» رواه مسلمٌ.

**1255/1** ـ ئەبۇقەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن دۈشەنبە كۈنى روزا تۇتۇش توغرىسىدا سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن ئاشۇ كۈندە تۇغۇلدۇم، ئاشۇ كۈندە پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلدىم، ياكى ماڭا ئاشۇ كۈندە ۋەھيى چۈشۈرۈلدى» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1256/2 ـ وعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رَضِيَ اللَّه عنه، عَنْ رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ : «تُعْرَضُ الأَعْمَالُ يوْمَ الاثْنَيْن والخَميسِ، فَأُحِبُّ أَنْ يُعْرَضَ عَملي وَأَنَا صَائمٌ» رَواهُ التِرمِذِيُّ وقالَ : حديثٌ حَسَنٌ، ورواهُ مُسلمٌ بغيرِ ذِكرِ الصَّوْم.

**1256/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەمەللەر اللە غا دۈشەنبە ۋە پەيشەنبە كۈنلىرى توغرۇلىنىدۇ. مېنىڭ ئەمىلىمنىڭ مەن روزا تۇتقان ھالەتتە توغرىلىنىشىنى ياخشى كۆرىمەن». [تىرمىزىدىن]

1257/3 ـ وَعَنْ عائشةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهَا ، قَالَتْ : كانَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَتَحَرَّى صَوْمَ الاثْنَيْنِ وَالخَمِيسِ. رواه الترمذيُّ وقالَ : حديثٌ حسنٌ.

**1257/3** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۈشەنبە ۋە پەيشەنبە كۈنلىرى روزا تۇتۇشنى مۇھىم بىلەتتى. [تىرمىزىدىن]

## 230 ـ باب

## ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇشنىڭ ياخشىلىقى ۋە بۇ ئۈچ كۈن روزىنى ئاينىڭ كېچىلەردە يەنى ئاينىڭ 13 ـ 14 ـ 15 ـ كۈنلىرىدە تۇتۇشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

1258/1 ـ وعن أبي هُريرةَ رضِيَ اللَّه عَنْهُ، قال: أَوْصَاني خليلي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، بثَلاثٍ: صِيَامِ ثَلاثَةَ أَيَّامٍ مِن كلِّ شَهرٍ، وَرَكْعَتَي الضُحى، وأن أُوتِرَ قَبْلَ أَنْ أَنامَ. متفقٌ عليه.

**1258/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مېنىڭ دوستۇم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش، ھەر كۈنى ئىككى رەكئەت چاشكا نامىزى ئوقۇش ۋە ئۇخلاشتىن ئىلگىرى ۋىتىر نامىزى ئوقۇشتىن ئىبارەت مۇشۇ ئۈچ ئىشنى ۋەسىيەت قىلدى، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1259/2 ـ وعَنْ أَبي الدَرْدَاءِ رَضِيَ اللَّه عنهُ، قالَ: أَوْصَانِي حَبيبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِثلاث لَنْ أَدَعهُنَّ ما عِشْتُ: بصِيامِ ثَلاثَةِ أَيَّامٍ مِن كُلِّ شَهْرٍ، وَصَلاةِ الضحَى، وبِأَنْ لا أَنَام حَتى أُوتِرَ. رواهُ مسلمٌ.

**1259/2** ـ ئەبۇدەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، دوستۇم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھاياتلا بولىدىكەنمەن ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇشنى، چاشكا نامىزىنى ئوقۇشنى ۋە ۋىتىر ئوقۇماي تۇرۇپ ئۇخلىماسلىقتىن ئىبارەت ئۈچ ئىشنى تەرك ئەتمەسلىكمنى ماڭا ۋەسىيەت قىلدى. [مۇسلىمدىن]

1260/3 ـ وَعَنْ عبدِ اللَّهِ بنِ عَمْرِو بنِ العاصِ رَضي اللَّه عنهُما، قالَ: قالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «صومُ ثلاثةِ أيَّامٍ منْ كلِّ شَهرٍ صومُ الدهْرِ كُلِّهُ». متفقٌ عليه.

**1260/3** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش يىل بويى روزا تۇتقانغا باراۋەردۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1261/4 ـ وعنْ مُعاذةَ العَدَوِيَّةِ أَنَّها سَأَلَتْ عائشةَ رضيَ اللَّه عَنْهَا: أَكانَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يصومُ مِن كُلِّ شَهرٍ ثلاثةَ أيَّامٍ؟ قَالَت: نَعَمْ. فَقُلْتُ: منْ أَيِّ الشَّهْر كَانَ يَصُومُ؟ قَالَتْ: لَمْ يَكُن يُبَالي مِنْ أيِّ الشَّهْرِ يَصُومُ. رواهُ مسلمٌ.

**1261/4** ـ مۇئاز ئىبنى ئەدەۋىيەدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ ئايال ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتامتى؟ دەپ سورىدى، ئۇ: ھەئە، دېدى. ئاندىن مەن: ئاينىڭ قايسى كۈنلىرى روزا تۇتاتتى؟ دەپ سورىدىم. ئۇ: ئاينىڭ قايسى كۈنىدە روزا تۇتۇشنى بەلگىلىۋالمايتتى، دېدى [مۇسلىمدىن]

1262/5 ـ وعنْ أَبي ذَرٍّ رَضِيَ اللَّه عنهُ، قَالَ: قالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا صُمْتَ مِنَ الشَّهْرِ ثَلاثاً، فَصُمْ ثَلاثَ عَشْرَةَ، وَأَرْبعَ عَشْرَةَ، وخَمْسَ عَشْرَةَ» رواه الترمِذيُّ وقال: حديثٌ حسنٌ.

**1262/5** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتاي دېسەڭ، ئاينىڭ 13 ـ 14 ـ 15 ـ كۈنلىرى روزا تۇت». [تىرمىزىدىن]

1263/6 ـ وعنْ قتادَةَ بن مِلحَانَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، قال: كانَ رَسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يأْمُرُنَا بِصِيَامِ أَيَّامِ البيضِ: ثَلاثَ عشْرَةَ، وأَرْبَعَ عَشْرَةَ، وَخَمْسَ عَشْرَةَ. رواهُ أَبُو داودَ.

**1263/6** ـ قەتادە ئىبنى مىلھان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى ئايدىكى كېچىلىرى يەنى 13 ـ 14 ـ 15 ـ كۈنلىرى روزا تۇتۇشقا بۇيرۇيتتى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

1264/7 ـ وعنْ ابنِ عبَّاسٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُمَا، قال: كانَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لا يُفْطِرُ أَيَّامَ البِيضِ في حَضَرٍ وَلا سَفَرٍ. رواهُ النسَائي بإِسنادٍ حَسنٍ.

**7/1264** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيدە بولسۇن، سەپەردە بولسۇن ئايدىڭ كېچىلىرى روزا تۇتماي قالمايتتى. [نەسەئىيدىن]

## 231 ـ باب

## روزا تۇتقۇچىنى ئىپتار قىلدۇرغان كىشىنىڭ پەزىلىتى، يېنىدا تاماق يېيىلگەن روزا تۇتقۇچىنىڭ پەزىلىتى ۋە تاماق يېگۈچىنىڭ ساھىبخانىغا دۇئا قىلىشى توغرىسىدا

1265/1 ـ عنْ زَيدِ بنِ خالدٍ الجُهَنِيِّ رَضيَ اللَّه عَنْهُ عَن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «مَنْ فَطَّرَ صَائماً، كانَ لَهُ مِثْلُ أَجْرِهِ غَيْرَ أَنَّهُ لا يَنْقُصُ مِنْ أَجْرِ الصَّائمِ شيءٍ». رواه الترمذي وقالَ: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1265/1** ـ زەيد ئىبنى خالىد جۇھەنى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى روزا تۇتقۇچىغا ئىپتارلىق بەرسە روزا تۇتقۇچىنىڭ ئەجرىدىن ھېچ نەرسە كېمەيمەستىن ئىپتار بەرگۈچىگە روزا تۇتقۇچىنىڭكىگە ئوخشاش ئەجىر بېرىلىدۇ». [تىرمىزىدىن]

1266/2 ـ وعَنْ أُمِّ عمارَةَ الأَنْصارِيَّةِ رَضِيَ اللَّه عَنْها، أَنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم دخَلَ عَلَيْها، فقدَّمَتْ إِلَيْهِ طَعَاماً، فَقالَ: «كُلِي» فَقالَت: إِنِّي صائمةٌ، فقالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ الصَّائمَ تُصلِّي عَلَيْهِ المَلائِكَةُ إِذا أُكِلَ عِنْدَهُ حتَّى يَفْرَغُوا» وَرُبَّما قال: «حَتَّى يَشْبَعُوا» رواهُ الترمذيُّ وقال: حديثٌ حسنٌ.

1266/2 ـ ئۆممى ئۇمارە ئەنسارىي رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ يېنىغا كىردى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تاماق ئېلىپ كېلىۋېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىزمۇ يەڭ» دېدى. ئۇ ئايال: مەن روزا تۇتۇۋالغان، دېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەقىقەتەن روزا تۇتقۇچىنىڭ ئالدىدا تاماق يېيىلسە تاماق يېگۈچىلەر تاماقنى يەپ بولغىچىلىك پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا مەغپىرەت تەلەپ قىلىپ تۇرىدۇ» دېدى. [تىرمىزىدىن]

1267/3 ـ وعَنْ أنسٍ رَضِيَ اللَّه عنهُ، أنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم جَاءَ إِلى سَعْدِ بْنِ عُبَادَةَ رَضِي اللَّه عنهُ، فَجَاءَ بِخُبْزٍ وَزَيْتٍ، فَأَكَلَ، ثُمَّ قالَ النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أفْطَرَ عِندكُمْ الصَّائمونَ، وأكَلَ طَعَامَكُمْ الأَبْرَارُ وَصَلَّتْ عَلَيْكُمُ المَلائِكَةُ». رواهُ أبو داود بإِسنادٍ صحيح.

1267/3 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەئد ئىبنى ئۇبادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭكىگە كەلدى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا نان ۋە زەيتۇن مېيى ئەكەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدىن يېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەرنىڭ يېنىڭلاردا روزا تۇتقۇچىلار ئىپتار قىلدى. سىلەرنىڭ تاماقىڭلارنى تەقۋا كىشىلەر يېگەي ۋە سىلەرگە پەرىشتىلەر رەھمەت تەلەپ قىلىپ تۇرغاي» دەپ دۇئا قىلدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

232 ـ باب

ئېتىكاپتا ئولتۇرۇشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1268/1 ـ عنِ ابنِ عُمَرَ رَضِيِ اللَّه عَنْهُما، قالَ: كانَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَعتَكِفُ العَشْرَ الأَوَاخِرَ مِنْ رَمَضَانَ. متفقٌ عليه.

1268/1 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رامزاننىڭ ئاخىرقى ئونىدا ئېتىكاپتا ئولتۇراتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1269/2 ـ وعنْ عائشةَ رَضِيَ اللَّه عنها، أنَّ النَّبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ يَعْتَكِفُ العَشْرَ الأَوَاخِرَ مِنْ رَمَضانَ، حَتَّى تَوَفَّاهُ اللَّه تعالى، ثُمَّ اعْتَكَفَ أزواجُهُ مِنْ بعْدِهِ. متفقٌ عليه.

1269/2 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى الله ۋاپات تاپتۇرغانغا قەدەر رامزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە ئۇ ئېتىكاپتا ئولتۇراتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرى شۇ كۈنلەردە ئېتىكاپتا ئولتۇردى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1270/3 ـ وعَنْ أبي هُريرةَ، رضي اللَّه عنهُ، قالَ: كانَ النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَعْتَكِفُ في كُلِّ رَمَضَانَ عَشَرَةَ أيَّامٍ، فَلَمَّا كَانَ العَامُ الَّذِي قُبِّضَ فِيهِ اعْتَكَفَ عِشرِينَ يَوْماً. رواه البخاريُّ.

**1270/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر رامزاندا ئون كۈن ئېتىكاپتا ئولتۇراتتى. ۋاپات تاپقان يىلى **20** كۈن ئېتىكاپتا ئولتۇردى. [بۇخارىدىن]

# ھەج قىلىش توغرىسىدا

## 233 ـ باب

## ھەجنىڭ پەرزلىكى ۋە ئۇنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَلِلَّهِ عَلَى النَّاسِ حِجُّ الْبَيْتِ مَنِ اسْتَطَاعَ إِلَيْهِ سَبِيلاً وَمَنْ كَفَرَ فَإِنَّ اللَّهَ غَنِيٌّ عَنِ الْعَالَمِينَ﴾ ﴿قادىر بولالىغان كىشىلەرنىڭ الله ئۈچۈن كەبىنى زىيارەت قىلىشى ئۇلارغا پەرز قىلىندى. كىمكى ئىنكار قىلىدىكەن (يەنى ھەجنى تەرك ئېتىدىكەن، زىيىنى ئۆزىگە)، شۈبھىسىزكى، الله ئەھلى جاھاندىن (يەنى ئۇلارنىڭ ئىبادىتىدىن) بىھاجەتتۇر﴾[1].

1271/1 ـ وَعَنِ ابنِ عُمرَ، رضي اللَّه عَنْهُمَا، أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قَال: «بُنِيَ الإِسْلامُ عَلَى خَمْسٍ: شَهَادَةِ أَنْ لا إله إلا اللَّه وأَنَّ مُحَمَّداً رسولُ اللَّهِ، وإقَامِ الصَّلاةِ وإِيتَاءِ الزَّكَاةِ، وحَجِّ البيْتِ، وصَوْمِ رَمَضَانَ» متفقٌ عليهِ.

**1271/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىسلام بەش ئاساس ئۈستىگە قۇرۇلغان. ئۇلارنىڭ بىرىنچىسى: الله دىن باشقا ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام الله نىڭ ئەلچىسى دەپ گۇۋاھلىق بېرىش. ئىككىنچىسى: ناماز ئوقۇش. ئۈچىنچىسى: زاكات بېرىش. تۆتىنچىسى: ھەج قىلىش. بەشىنچىسى: روزا تۇتۇش». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1272/2 ـ وعنْ أَبي هُرَيْرَةَ، رضي اللَّه عنهُ، قالَ: خَطَبَنَا رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَقَالَ: «يَا أَيُّهَا النَّاسُ إنَّ اللَّه قَدْ فَرضَ عَلَيْكُمُ الحَجَّ فحُجُّوا» فقَالَ رجُلٌ: أَكُلَّ عَامٍ يا رسولَ اللَّهِ؟ فَسَكتَ، حَتَّى قَالَها ثَلاثاً. فَقَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَوْ قُلْتُ نَعَمْ لَوجَبَت وَلَمَا استَطَعْتُمْ» ثُمَّ قال: «ذَرُوني ما تركْتُكُمْ، فَإِنَّمَا هَلَكَ منْ كانَ قَبْلَكُمْ بكَثْرَةِ سُؤَالِهِمْ، وَاخْتِلافِهِم عَلى أَنْبِيائِهِمْ، فإذا أَمَرْتُكُمْ بِشَيءٍ فَأْتُوا مِنْهُ مَا استطَعْتُم، وَإِذا نَهَيْتُكُم عَن شَيءٍ فَدعُوهُ». رواهُ مسلمٌ.

**1272/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە تەبلىغ قىلىپ: «ئى خالايىق! الله سىلەرگە ھەجنى پەرز قىلدى، ھەج قىلىڭلار!» دېدى. بىر كىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ھەر يىلى ھەج قىلامدۇق؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جىم تۇردى. ھەتتا ئۇ كىشى سوئالنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر مەن ھەئە، دېسەم (يىلدا ھەج قىلىش) پەرزگە ئايلىناتتى. سىلەر يىلدا ھەج

[1] سۈرە ئال ئىمران 97 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

قىلىشقا قادىر بولالمايتتىڭلار. مەن سىلەرنى قانداق ھالەتتە قالدۇرسام مېنى (شۇ) ھالىتىمدا قويۇڭلار. سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرنى ئۇلارنىڭ كۆپ سوئال سورىشى، پەيغەمبەرلىرىنىڭ سۆزلىرىگە قارشىلىق كۆرسىتىشى ھالاك قىلغان. ئەگەر مەن سىلەرنى بىر نەرسىگە بۇيرىسام ئۇنى قۇدرىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە ئادا قىلىڭلار. مەن سىلەرنى نېمىدىن چەكلىسەم شۇنىڭدىن يېنىڭلار» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1273/3 ـ وعَنْهُ قال: سُئِلَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: أيُّ العَمَلِ أفضَلُ؟ قال: «إيمانٌ باللَّهِ ورَسُولِهِ» قيل: ثُمَّ ماذَا؟ قال: «الجِهَادُ في سَبِيلِ اللَّهِ» قيل: ثمَّ ماذَا؟ قَال: «حَجٌّ مَبرُورٌ» متفقٌ عليهِ.

**1273/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: قايسى ئەمەل ئەۋزەل؟ دەپ سورالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «اللہ غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىشىنىش» دېدى. ئاندىن قايسى؟ دېيىلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «اللہ يولىدا جىھاد قىلىش» دېدى. ئاندىن قايسى؟ دېيىلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «گۇناھ ئارىلاشمىغان قوبۇل بولغان ھەج» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1274/4 ـ وعَنْهُ قالَ: سَمِعْتُ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقولُ: «منْ حجَّ فَلَم يرْفُثْ، وَلَم يفسُقْ، رجَع كَيَومِ ولَدتْهُ أُمُّهُ». متفقٌ عليه.

**1274/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كىمكى ھەج قىلسا، شۇ ھەجدە يامان سۆز ۋە گۇناھ ئىشلارنى قىلمىسا ئۇ خۇددى ئانىسىدىن تۇغۇلغان كۈندىكىدەك گۇناھلاردىن پاك ھالەتتە قايتىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1275/5 ـ وعَنْهُ أنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قالَ: «العُمْرَةَ إلى العُمْرةِ كَفَّارةٌ لما بيْنهُما، والحجُّ المَبرُورُ لَيس لهُ جزَاءٌ إلاَّ الجَنَّةَ». متفقٌ عليه.

**1275/5** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىككى ئۆمرە ھەج ئۆز ئارىلىقىدىكى گۇناھلارغا كاپارەت بولىدۇ، قوبۇل بولغان پەرز ھەجنىڭ مۇكاپاتى پەقەتلا جەننەتتۇر». (ئۆمرە ھەج دېگەن پەرز ھەجنىڭ بەلگىلەنگەن ۋاقتىدىن باشقا ۋاقىتلاردا قىلىنىدىغان نەفلە ھەج بولۇپ، ئۇنىڭدا بەيتۇللانى تاۋاپ قىلىش، سافا بىلەن مەرۋىنىڭ ئارىلىقىدا يۈگرەشتىن باشقا ھەج پائالىيەتلىرى بولمايدۇ). [ بىرلىككە كەلگەن ھەدىس)

1276/6 ـ وَعَنْ عَائِشَةَ، رضي الله عَنْهَا، قَالَتْ: قُلْتُ يا رَسُولَ اللَّه، نَرى الجِهَادَ أَفضَلَ العملِ، أَفَلا نُجاهِدُ؟ فَقَالَ: «لكِنْ أَفضَلُ الجِهَادِ: حَجٌّ مبرُورٌ» رواهُ البخاريُّ.

**1276/6** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن: ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى! جىھاد قىلىش ئەمەللەرنىڭ ئەۋزىلى ئىكەن، بىز ئاياللارمۇ جىھاد قىلمايلىمۇ؟ دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر ئۈچۈن جىھادنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى گۇناھ ئارىلاشمىغان قوبۇل ھەجدۇر» دېدى. [بۇخارىدىن]

1277/7 ـ وَعَنْهَا أنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قَالَ: «ما مِنْ يَوْمٍ أَكثَرَ مِنْ أنْ يعْتِقَ اللَّه فِيهِ عبْداً مِنَ النَّارِ مِنْ يَوْمِ عَرَفَةَ». رواهُ مسلمٌ.

**1277/7** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله بەندىلىرىنى دوزاختىن ئەڭ كۆپ ئازاد قىلىدىغان كۈن ئەرەفات كۈنىدۇر». [مۇسلىمدىن]

1278/8 ـ وعن ابنِ عباسٍ، رضي اللَّه عنهُما، أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «عُمرَةٌ في رمَضَانَ تَعدِلُ عَمْرَةً أَوْ حَجَّةً مَعِي» متفقٌ عليهِ.

**1278/8** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «رامىزاندا قىلىنغان ئۆمرە ھەجنىڭ ساۋابى، يەرز ھەجنىڭ ياكى مەن بىلەن بىللە قىلىنغان يەرز ھەجنىڭ ساۋابىغا باراۋەر بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1279/9 ـ وَعَنْهُ أنَّ امرأَةً قالَتْ: يا رَسُولَ اللَّهِ، إنَّ فَرِيضَةَ اللَّهِ على عِبَادِهِ في الحجِّ، أَدْرَكَتْ أَبي شَيخاً كَبِيراً، لا يَثْبُتُ عَلى الرَّاحِلَةِ أَفَأَحُجُّ عَنهُ؟ قال: «نعم». متفقٌ عليهِ.

**1279/9** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى ئۇ مۇنداق دېگەن بىر ئايال: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى، الله بەندىلەرگە يەرز قىلغان ھەج ئەمىلى ئاتامنىڭ قېرىغان ۋاقتىغا توغرا كېلىپ قالدى. ئاتام ئۇلاغ ئۈستىدە ئولتۇرالمايدۇ. ئاتامنىڭ ئورنىغا مەن ھەج قىلسام قوبۇل بولامدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بولىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1280/10 ـ وعن لقِيطِ بنِ عامرٍ، رضي اللَّه عنهُ، أنَّهُ أتى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَقَال: إنَّ أبي شَيخٌ كَبيرٌ لا يستَطِيعُ الحجَّ، وَلا العُمرَةَ، وَلا الظَعَنَ، قال: «حُجَّ عَنْ أَبِيكَ واعْتَمِرْ». رواهُ أبو داودَ، والترمذيُّ وقال: حديثٌ حسنٌ صحيح.

**1280/10** ـ لەقىيت ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىپ: ئاتام قېرىپ قالدى. نە ھەج قىلىشقا، نە ئۆمرە قىلىشقا، نە سەپەر قىلىشقا قادىر بولالمايدۇ ـ دېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن ئاتاڭ ئۈچۈن ھەج ۋە ئۆمرە قىلغىن» دېدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1281/11 ـ وعَنِ السائبِ بنِ يزيدَ، رضي اللَّه عنهُ، قال: حُجَّ بي مَعَ رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، في حَجةِ الوَداعِ، وأنَا ابنُ سَبعِ سِنِينَ. رواه البخاريُّ.

**1281/11** ـ سائىب ئىبنى يەزىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. ئۇ مۇنداق دېگەن: ۋىدالىشىش ھەججىدە مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ھەج قىلدۇرۇلۇپتىمەن. شۇ چاغدا مەن ئالتە ياش ئىكەنمەن. [بۇخارىدىن]

1282/12 ـ وَعنِ ابنِ عبَّاسٍ، رضي اللَّه عَنْهُمَا، أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، لَقِيَ رَكْباً بِالرَّوْحَاءِ، فَقَالَ: «منِ القَوْمُ؟» قَالُوا: المسلِمُونَ. قَالُوا: منْ أَنتَ؟ قَالَ: «رسولُ اللَّهِ» فَرَفَعَتِ امْرَأَةٌ صَبِياً فَقَالتْ أَلِهَذا حجٌّ؟ قَالَ: «نَعَمْ ولكِ أَجرٌ» رواهُ مُسلمٌ.

**1282/12** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رەۋھا دېگەن جايدا بىر كارۋانغا ئۇچراپ قېلىپ: «كىم سىلەر؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: بىز مۇسۇلمانلارمىز دېدى. ئاندىن ئۇلار: سەن كىم؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«الله نىڭ ئەلچىسى» دېدى، بىر ئايال بىر بالىنى كۆتۈرۈپ تۇرۇپ: بۇ بالىغىمۇ ھەج بارمۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە، سىزگىمۇ ئەجرى بولىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1283/13 ـ وَعَنْ أ نسٍ، رضي اللَّه عنهُ، أنَّ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حَجَّ على رَحْلٍ، وَكَانتْ زامِلتَهُ. رواه البخاريُّ.

**1283/13** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر تۆگە بىلەن ھەج قىلغان، ئۇ تۆگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەم يۈك ـ تاقىنى كۆتۈرىدىغان تۆگىسى بولغان. (بۇنىڭدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كەمتەرلىكىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ). [بۇخارىدىن]

1284/14 ـ وَعَنِ ابنِ عبَّاسٍ، رضي اللَّه عَنْهُمَا، قَالَ: كَانَت عُكاظُ ومَجَنَّةُ، وَذو المجَازِ أَسْواقاً في الجَاهِلِيَّةِ، فَتَأَثَّمُوا أن يَتَّجرُوا في المواسِمِ، فَنَزَلَتْ: ﴿لَيْسَ عَلَيْكُمْ جُنَاحٌ أَن تَبْتَغُوا فَضلاً مِن رَبِّكُم﴾ في مَوَاسِمِ الحَجِّ. رواهُ البخاريُّ.

**1284/14** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇككاز، مىجەننا ۋە زۇلمىجار دېگەن يەرلەر ئىسلامدىن ئىلگىرىكى زامانلاردا بازار ئىدى. (ئىسلام كەلگەندىن كېيىن) كىشىلەر ئۇ يەرلەردە ھەج مەۋسۇمىدە تىجارەت قىلىشنى گۇناھ دەپ قارىدى، شۇنىڭ بىلەن بۇ ئايەت چۈشتى: ﴿پەرۋەردىگارىڭلاردىن (ھەج مەۋسۇمىدە تىجارەت ۋە باشقا ئوقەت ئارقىلىق) رىزىق تەلەپ قىلساڭلار سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ﴾[1] [بۇخارىدىن]

## 234 ـ باب

## جىھاد قىلىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿قَاتِلُوا الْمُشْرِكِينَ كَافَّةً كَمَا يُقَاتِلُونَكُمْ كَافَّةً وَاعْلَمُوا أَنَّ اللَّهَ مَعَ الْمُتَّقِينَ﴾ ﴿مۇشرىكلار سىلەرگە بىرلىكتە ھۇجۇم قىلغانىدەك، سىلەرمۇ ئۇلارغا قارشى بىرلىكتە ئۇرۇش قىلىڭلار. بىلىڭلاركى، الله تەقۋادارلار بىلەن بىللىدۇر (يەنى الله نىڭ ئەمرىنى بەجا كەلتۈرۈش، مەنئى قىلغان ئىشلىرىدىن چەكلىنىش بىلەن الله دىن قورقۇچىلارغا الله نىڭ ياردەم بېرىدىغانلىقىغا ئىشەنچىدە بولۇڭلار)﴾[2] ﴿كُتِبَ عَلَيْكُمُ الْقِتَالُ وَهُوَ كُرْهٌ لَكُمْ وَعَسَى أَنْ تَكْرَهُوا شَيْئاً وَهُوَ خَيْرٌ لَكُمْ وَعَسَى أَنْ تُحِبُّوا شَيْئاً وَهُوَ شَرٌّ لَكُمْ وَاللَّهُ يَعْلَمُ وَأَنْتُمْ لا تَعْلَمُونَ﴾ ﴿سىلەرگە جىھاد پەرز قىلىندى. ھالبۇكى، سىلەر ئۇنى ياقتۇرمايسىلەر، سىلەر بىرەر نەرسىنى ياقتۇرماسلىقىڭلار مۇمكىن، ئەمما ئۇ سىلەر ئۈچۈن پايدىلىقتۇر؛ سىلەر بىرەر نەرسىنى ياقتۇرۇشۇڭلار مۇمكىن، ئەمما ئۇ سىلەر ئۈچۈن زىيانلىقتۇر. (سىلەرگە نېمىنىڭ پايدىلىق ئىكەنلىكىنى) الله بىلىدۇ، سىلەر بىلمەيسىلەر، (شۇنىڭ ئۈچۈن) الله بۇيرۇغانغا ئالدىراڭلار﴾[3].

---

[1] سۈرە بەقەرە 198 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] سۈرە تەۋبە 36 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە بەقەرە 216 ـ ئايەت.

﴿انْفِرُوا خِفَافاً وَثِقَالاً وَجَاهِدُوا بِأَمْوَالِكُمْ وَأَنْفُسِكُمْ فِي سَبِيلِ اللَّهِ﴾ (ئى مۆمىنلەر جامائەسى!) سىلەر يېنىك بولغان ياكى ئېغىر بولغان ھالەتتە (يەنى مەيلى ياش ـ قېرى، پىيادە، ئۇلاغلىق بولۇڭلار، ئوڭۇشلۇق ۋە قىيىن شارائىتتا بولۇڭلار، ئىختىيارىي ۋە ئىختىيارسىز بولۇڭلار، ھەممە ئەھۋالدا) جىھادقا چىقىڭلار، الله نىڭ يولىدا مېلىڭلار بىلەن، جېنىڭلار بىلەن جىھاد قىلىڭلار، ئەگەر بىلسەڭلار مۇنداق قىلىش سىلەر ئۈچۈن ياخشىدۇر﴾[1] ﴿إِنَّ اللَّهَ اشْتَرَى مِنَ الْمُؤْمِنِينَ أَنْفُسَهُمْ وَأَمْوَالَهُمْ بِأَنَّ لَهُمُ الْجَنَّةَ يُقَاتِلُونَ فِي سَبِيلِ اللَّهِ فَيَقْتُلُونَ وَيُقْتَلُونَ وَعْداً عَلَيْهِ حَقّاً فِي التَّوْرَاةِ وَالْإِنْجِيلِ وَالْقُرْآنِ وَمَنْ أَوْفَى بِعَهْدِهِ مِنَ اللَّهِ فَاسْتَبْشِرُوا بِبَيْعِكُمُ الَّذِي بَايَعْتُمْ بِهِ وَذَلِكَ هُوَ الْفَوْزُ الْعَظِيمُ﴾ (شۈبھىسىزكى، الله مۆمىنلەردىن ئۇلارنىڭ جانلىرىنى، ماللىرىنى ئۇلارغا جەننەتنى بېرىپ سېتىۋالدى. ئۇلار الله نىڭ يولىدا ئۇرۇش قىلىپ (دۈشمەنلەرنى) ئۆلتۈرىدۇ ۋە ئۆلتۈرۈلىدۇ (يەنى دۈشمەنلەر بىلەن جىھاد قىلىپ شېھىت بولىدۇ)، (جىھاد قىلغۇچىلارغا جەننەتنى ۋەدە قىلىش) تەۋراتتا، ئىنجىلدا ۋە قۇرئاندا زىكرى قىلىنغان (الله نىڭ) راست ۋەدىسىدۇر، ۋەدىسىگە الله دىنمۇ بەك ۋاپا قىلغۇچى كىم بار ؟ (يەنى الله دىنمۇ ۋاپادار ئەھدى يوق) قىلغان بۇ سوداڭلاردىن خۇشال بولۇڭلار، بۇ زور مۇۋەپپەقىيەتتۇر﴾[2].

﴿لا يَسْتَوِي الْقَاعِدُونَ مِنَ الْمُؤْمِنِينَ غَيْرُ أُولِي الضَّرَرِ وَالْمُجَاهِدُونَ فِي سَبِيلِ اللَّهِ بِأَمْوَالِهِمْ وَأَنْفُسِهِمْ فَضَّلَ اللَّهُ الْمُجَاهِدِينَ بِأَمْوَالِهِمْ وَأَنْفُسِهِمْ عَلَى الْقَاعِدِينَ دَرَجَةً وَكُلّاً وَعَدَ اللَّهُ الْحُسْنَى وَفَضَّلَ اللَّهُ الْمُجَاهِدِينَ عَلَى الْقَاعِدِينَ أَجْراً عَظِيماً دَرَجَاتٍ مِنْهُ وَمَغْفِرَةً وَرَحْمَةً وَكَانَ اللَّهُ غَفُوراً رَحِيما﴾ ﴿مۆمىنلەردىن ئۆزرىسىز (ئەما، توكۇر، كېسەلگە ئوخشاش ئۆزرىسى بارلار بۇنىڭدىن مۇستەسنا) جىھادقا چىقمىغانلار الله يولىدا ماللىرىنى، جانلىرىنى تىكىپ جىھاد قىلغۇچىلار بىلەن باراۋەر بولمايدۇ. الله ماللىرىنى، جانلىرىنى تىكىپ جىھاد قىلغۇچىلارنى جىھادقا چىقمىغانلاردىن بىر دەرىجە ئۈستۈن قىلدى. بۇ ئىككى خىل كىشىلەر (يەنى ئۆزرىسى بولۇپ جىھادقا چىقالمىغانلار ۋە جىھادقا چىققۇچىلار) نىڭ ھەممىسىگە الله جەننەتنى ۋەدە قىلدى. الله جىھاد قىلغۇچىلارغا بۈيۈك ئەجىر ئاتا قىلىپ، ئۇلارنى (ئۆزرىسىز تۇرۇپ جىھادقا چىقمىغانلاردىن ئارتۇق) قىلدى، الله (ئۇلارغا) بەلەن مەرتىۋىلەر، مەغپىرەت ۋە رەھمەت ئاتا قىلدى، الله مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾[3].

﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا هَلْ أَدُلُّكُمْ عَلَى تِجَارَةٍ تُنْجِيكُمْ مِنْ عَذَابٍ أَلِيمٍ تُؤْمِنُونَ بِاللَّهِ وَرَسُولِهِ وَتُجَاهِدُونَ فِي سَبِيلِ اللَّهِ بِأَمْوَالِكُمْ وَأَنْفُسِكُمْ ذَلِكُمْ خَيْرٌ لَكُمْ إِنْ كُنْتُمْ تَعْلَمُونَ يَغْفِرْ لَكُمْ ذُنُوبَكُمْ وَيُدْخِلْكُمْ جَنَّاتٍ تَجْرِي مِنْ تَحْتِهَا الْأَنْهَارُ وَمَسَاكِنَ طَيِّبَةً فِي جَنَّاتِ عَدْنٍ ذَلِكَ الْفَوْزُ الْعَظِيمُ وَأُخْرَى تُحِبُّونَهَا نَصْرٌ مِنَ اللَّهِ وَفَتْحٌ قَرِيبٌ وَبَشِّرِ الْمُؤْمِنِينَ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر ! سىلەرگە سىلەرنى قاتتىق ئازابتىن قۇتۇلدۇرىدىغان بىر تىجارەتنى كۆرسىتىپ قويايمۇ ؟ الله غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە (چىن) ئىمان ئېيتقايسىلەر، الله نىڭ يولىدا مېلىڭلار بىلەن، جېنىڭلار بىلەن جىھاد قىلغايسىلەر، ئەگەر بىلسەڭلەر، سىلەر ئۈچۈن بۇ ياخشىدۇر. (شۇنداق قىلساڭلار) الله سىلەرنىڭ گۇناھلىرىڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ، سىلەرنى ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ

---

[1] سۈرە تەۋبە 41 ـ ئايەت.
[2] سۈرە تەۋبە 111 ـ ئايەت.
[3] سۈرە نىسا 95 ـــ 96 ـ ئايەتكىچە.

تۆرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ، دائىمىي تۇرالغۇ بولغان جەننەتلەردىكى گۈزەل سارايلاردا( تۇرغۇزىدۇ)، بۇ چوڭ مۇۋەپپەقىيەتتۇر. سىلەرگە (مەرھەمەت قىلىنىدىغان) سىلەر ياخشى كۆرىدىغان ئىككىنچى بىر نېمەت الله دىن كېلىدىغان نۇسرەت ۋە يېقىن غەلىبە (يەنى مەككىنىڭ پەتھى قىلىنىشى) دۇر، (ئى مۇھەممەد!) مۆمىنلەرگە (بۇ روشەن مەرھەمەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگىن﴾[1].

وأما الأحاديث في فضل الجهاد فأكثر من أن تحصر، فمن ذلك:

1285/1 ـ عَنْ أبي هُريرةَ، رضي اللّه عنْهُ، قال: سئِلَ رسولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: أيُّ الأعمالِ أفْضَلُ؟ قالَ: «إيمانٌ باللّهِ ورَسولِهِ» قيل: ثُمَّ مَاذَا؟ قَالَ: «الجهادُ في سبِيلِ اللّهِ» قِيل: ثُمَّ ماذا؟ قال: «حَجٌّ مَبْرُورٌ» متفقٌ عليهِ.

**1285/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن، قايسى ئەمەل ـ ئىبادەتنىڭ پەزىلىتى ئارتۇق؟ دەپ سورالغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش» دەپ جاۋاب بەردى. ئۇنىڭدىن قالسىچۇ؟ دەپ سورالغاندا، «الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلىش» دەپ جاۋاب بەردى. ئۇنىڭدىن قالسىچۇ؟ دەپ سورالغاندا، «قوبۇل قىلىنغان ھەج» دەپ جاۋاب بەردى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1286/2 ـ وعَنِ ابنِ مَسْعُودٍ، رضي اللّه عَنْهُ، قَالَ: قُلْتُ يا رَسُول اللّهِ، أيُّ العَمَل أَحَبُّ إلى اللّهِ تَعَالى؟ قالَ: «الصَّلاةُ عَلى وَقْتِهَا» قُلْتُ: ثُمَّ أيٌ؟ قَالَ: «بِرُّ الوَالدَيْنِ» قُلْتُ: ثُمَّ أيٌّ؟ قَالَ» الجِهَادُ في سَبِيلِ اللّهِ» . متفقٌ عليهِ.

**1286/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! قايسى ئەمەل ـ ئىبادەت الله غا بەك ياخشى كۆرىلىدۇ؟ دەپ سورىدىم. ئۇ: «ۋاقتىدا ئوقۇلغان ناماز» دەپ جاۋاب بەردى. ئۇنىڭدىن قالسىچۇ؟ دېدىم، ئۇ: «ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش» دەپ جاۋاب بەردى. مەن يەنە ئۇنىڭدىن قالسىچۇ؟ دەپ سورىسام، ئۇ: «الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلىش» دەپ جاۋاب بەردى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1287/3 ـ وَعنْ أبي ذَرٍّ، رضي اللّه عنهُ، قَالَ: قُلْتُ: يا رَسُولَ اللّهِ أيُّ العملِ أفْضَلُ؟ قَالَ: «الإيَمَانُ باللّهِ، وَالجِهَادُ في سبِيلِهِ» . مُتفقٌ عليه.

**1287/3** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! قايسى ئەمەل ـ ئىبادەتنىڭ پەزىلىتى ئارتۇق؟ دەپ سورىدىم. ئۇ: «الله غا ئىمان كەلتۈرۈش ۋە ئۇنىڭ يولىدا جىھاد قىلىش» دەپ جاۋاب بەردى. [ بىرلىككە كەلگەن ھەدىس)

1288/4 ـ وعنْ أنَسٍ، رضي اللّه عنهُ، أنَّ رَسُولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «لَغَدْوَةٌ في سبِيلِ اللّهِ، أوْ رَوْحَةٌ، خَيْرٌ مِن الدُّنْيَا وَمَا فِيها» . متفقٌ عليهِ.

**1288/4** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله نىڭ يولىدا ئەتىگەنى ياكى ئاخشىمى بىر قېتىم جىھادقا مېڭىش، دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى نەرسىلەردىن ياخشىدۇر» . [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

[1] سۈرە سەف 10 ــ 13 ـ ئايەتكىچە.

1289/5 ـ وَعَنْ أَبي سَعيدٍ الخُدْرِيِّ، رضي اللَّه عنهُ قال: أَتى رَجُلٌ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَقَالَ: أَيُّ النَّاسِ أَفْضلُ؟ قال: «مُؤْمِنٌ يُجَاهِدُ بِنَفْسِهِ ومالِهِ في سبِيلِ اللَّهِ» قال: ثُمَّ مَنْ؟ قَالَ: «مُؤْمِنٌ في شِعْبٍ مِنَ الشِّعابِ يعْبُدُ اللَّه، ويَدَعُ النَّاسَ مِنْ شَرِّهِ. متفقٌ عليهِ.

**1289/5** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەپ رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: قايسى كىشىلەرنىڭ پەزىلىتى ئەڭ يۇقىرى؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله نىڭ يولىدا جېنى ۋە مېلى بىلەن جىھاد قىلغان مۆمىن كىشىنىڭ» دەپ جاۋاب بەردى. ئۇ: ئۇنىڭدىن قالسىچۇ؟ دەپ سورىۋېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يامان كىشىلەردىن ئايرىلىپ چىقىپ خالىي جايدا الله غا ئىبادەت قىلغان مۆمىن كىشى» دەپ جاۋاب بەردى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1290/6 ـ وعنْ سهل بنِ سعْدٍ، رضي اللَّه عَنْهُ، أَنَّ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قَالَ: «رِباطُ يَوْمٍ في سَبيلِ اللَّهِ خَيْرٌ مِنَ الدُّنْيا وما عَلَيْها، ومَوْضِعُ سَوْطِ أَحَدِكُمْ مِنَ الجَنَّةِ خَيْرٌ من الدُّنْيا وما عَلَيْها، والرَّوْحةُ يرُوحُها العبْدُ في سَبيلِ اللَّهِ تَعالى، أَوِ الغَدْوَةُ، خَيْرٌ مِنَ الدُّنْيَا وَما عَلَيْهَا». متفقٌ عليه.

**1290/6** ـ سەھل ئىبنى سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر كۈن ئۈزىنى الله نىڭ يولىدا جىھادقا تەييارلىق قىلىش دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى نەرسىلەردىن ياخشىدۇر. بىر كىشىنىڭ جەننەتتىكى قامچىنىڭ ئورنىدەك جايى دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى نەرسىلەردىن ياخشىدۇر. بىر بەندىنىڭ الله نىڭ يولىدا ئەتىگىنى ياكى كەچلىكى بىر قېتىم جىھادقا يول ئېلىشى دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى نەرسىلەردىن ياخشىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1291/7 ـ وعَنْ سَلْمَانَ، رضي اللَّه عَنهُ، قال: سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «رِبَاطُ يَوْمٍ وَلَيْلَةٍ خَيرٌ مِنْ صِيامِ شَهْرٍ و قِيامِهِ، وَإِنْ ماتَ فيهِ جرى عليه عملُهُ الَّذي كان يَعْمَلُ، وَأُجْرِيَ عَلَيْهِ رِزْقُهُ، وأَمِنَ الفَتَّانَ» رواهُ مسلمٌ.

**1291/7** ـ سەلمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «الله نىڭ يولىدا بىر كېچە ـ كۈندۈز جىھادقا ھازىرلىنىش، بىر ئاي روزا تۇتقان ۋە كېچىسى ناماز ئوقۇغاندىن ياخشىدۇر. ئەگەر ئۇ كىشى شۇ جەرياندا ئۆلۈپ كەتسە ئۇنىڭغا قىلىۋاتقان شۇ ئىشىنىڭ ساۋابى بېرىلىپ تۇرىدۇ، رىزقى كېلىپ تۇرىدۇ، قەبرە ئازابى بولمايدۇ». [مۇسلىمدىن]

1292/8 ـ وعَنْ فضَالَةَ بن عُبيد، رَضيَ اللَّه عنْهُ، أَنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «كُلُّ مَيِّتٍ يُخْتَمُ على عَملِهِ إِلاَّ المُرابِطَ في سَبِيلِ اللَّهِ، فَإِنَّهُ يُنَمَّى لهُ عَمَلُهُ إِلى يومِ القِيامَةِ، ويُؤَمَّنُ من فِتْنَةِ القَبرِ». رواه أَبو داودَ والترمذيُّ وقَالَ: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1292/8** ـ فەزالە ئىبنى ئۇبەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر قانداق كىشى ئۆلگەندە ئۇنىڭ ئەمەلىگە بېرىلىدىغان ئەجىر توختىتىپ قويۇلىدۇ. ئەمما الله نىڭ يولىدا جىھادقا تەييارلىق قىلغان كىشىنىڭ ئەمەلى ئۆلگەندىن

كېيىنمۇ تاكى قىيامەت كۈنىگىچە كۆپىيىپ تۇرىدۇ ۋە ئۇ كىشىگە قەبرە ئازابى بولمايدۇ». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1293/9 ـ وَعنْ عُثْمَانَ، رضي اللَّهُ عَنْهُ، قَالَ: سَمِعْتُ رَسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم يقُولُ: «رباطُ يَوْمٍ في سبيلِ اللَّه خَيْرٌ مِنْ أَلْفِ يَوْمٍ فيما سواهُ مِنَ المَنازِلِ». رواهُ الترمذيُّ وقالَ: حديثٌ حسن صَحيحٌ.

**1293/9** ـ ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «بىر كۈن الله نىڭ يولىدا ئۈزىنى ئاتاش ئۇنىڭدىن باشقا مىڭ كۈندىن ياخشىدۇر». [تىرمىزىدىن]

1294/10 ـ وَعَنْ أَبي هُرَيرَة، رضي اللَّه عَنْهُ، قال: قَالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «تَضَمَّنَ اللَّه لِمنْ خَرَجَ في سَبِيلِهِ، لا يُخْرِجُهُ إلاَّ جِهَادٌ في سَبيلي، وإِيمَانٌ بي وَتَصْدِيقٌ بِرُسُلي فَهُوَ ضَامِنٌ عليّ أَنْ أُدْخِلَهُ الجَنَّةَ، أَوْ أَرْجِعَهُ إلى مَنْزِلِهِ الذي خَرَجَ مِنْهُ بما نَالَ مِنْ أَجْرٍ، أَوْ غَنِيمَة، وَالَّذي نَفْسُ مُحَمَّدٍ بِيَدِهِ ما مِنْ كَلْمٍ يُكلَم في سبيلِ اللَّهِ إلاَّ جاءَ يومْ القِيامةِ كَهَيْئَتِهِ يومْ كُلِم، لَوْنُهُ لَوْن دَم، وريحُهُ ريحُ مِسْكٍ، والَّذي نَفْسُ مُحمَّدٍ بيدِهِ لَوْلا أَنْ أَشُقَّ على المُسْلِمينَ ما قعَدْتُ خِلافَ سرِيَّةٍ تَغْزُو في سَبيلِ اللَّه أَبَداً، ولكِنْ لا أَجِدُ سعَة فأَحْمِلَهمْ ولا يجِدُونَ سعَةً، ويشُقُّ علَيْهِمْ أن يَتَخَلَفوا عنِّي، وَالذي نفْسُ مُحَمَّد بِيدِهِ، لَودِدْتُ أَني أغزوَ في سبِيلِ اللَّهِ، فَأُقْتَل، ثُمَّ أَغْزو، فَأُقتل، ثُمَّ أغزو، فَأُقتل» رواهُ مُسلمٌ وروى البخاريُّ بعْضهُ.

**1294/10** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله ئاتالا ئۆزىنىڭ يولىداجىھاد قىلىشقا چىققان كىشى ئۈچۈن كېپىلدۇر. ئۇ كىشىنى جىھادقا پەقەت الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلىش ئىددىيەسى، خالىس ئىمان ۋە پەيغەمبەرلەرگە بولغان ئىشەنچىلا ئىلىپ چىققاندۇر. الله تائالا ئۇ كىشىنى جەننەتكە كىرگۈزۈشكە ياكى ئېرىشكەن ئەجرى ياكى ئولجىسى بىلەن ئۆيىگە قايتۇرۇشقا كېپىلدۇر. مۇھەممەدنىڭ جېنى ئۇنىڭ ئىلكىدە بولغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، الله نىڭ يولىدا جاراھەتلەنگەن ئورۇن قىيامەت كۈنى جاراھەتلەنگەن شۇ ھالىتىدە كېلىدۇ. رەڭگى قاننىڭ رەڭگىدە، پۇرىقى ئىپارنىڭ پۇرىقىدەك بولىدۇ. مۇھەممەدنىڭ جېنى ئۇنىڭ ئىلكىدە بولغان زات بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، ئەگەر جىھادقا چىقالمىغان مۇسۇلمانلارغا قىيىن بولۇپ قالمايدىغان بولسا الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلىشقا ماڭغان قوشۇندىن ھەرگىزمۇ ئايرىلىپ قالمايتتىم. مەن ئۇلارنى جىھادقا چىقىشقا تەييارلىيالمايمەن ياكى ئۇلار ئۆزلىرىنى ئۆزلىرى تەييارلىيالمايدۇ. مەن جىھادقا چىقىپ كەتسەم ئۇلارغا مەندىن ئايرىلىش قىيىن كېلىدۇ ( شۇنىڭ ئۈچۈن مەن ئۇلارنىڭ كۆڭلىنى دەپ بەزى جىھادلاردىن ئايرىلىپ قالىمەن) مۇھەممەدنىڭ جېنى ئۇنىڭ ئىلكىدە بولغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مەن ھەقىقەتەن الله نىڭ يولىدا غازات قىلىپ ئۆلتۈرۈلۈشنى، يەنە غازات قىلىپ ئۆلتۈرۈلۈشنى ۋە يەنە غازات قىلىپ ئۆلتۈرۈلۈشنى ياخشى كۆرىمەن». [مۇسلىمدىن ۋە بۇ ھەدىسنىڭ بەزى قىسمىنى بۇخارىمۇ رىۋايەت قىلغان]

1295/11 ـ وَعنْهُ قال: قَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ما مِنْ مَكلوم يُكْلَمُ في سبيل اللَّه إلاَّ جاءَ يَوْمَ القِيامةِ، وكَلْمُهُ يَدْمى: اللوْنُ لونُ دمٍ والريحُ رِيحُ مِسْكٍ». متفقٌ عليهِ.

**1295/11** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اللہ نىڭ يولىدا جاراھەتلەنگەن كىشى قىيامەت كۈنى جاراھىتىدىن قان ئاققان ھالەتتە كېلىدۇ، جاراھىتىنىڭ رەڭگى قاننىڭ رەڭگىدە، قېنىنىڭ پۇرىقى ئىپارنىڭ پۇرىقىدەك بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1296/12 ـ وعَنْ مُعاذٍ رضي اللَّه عَنْهُ، عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قَالَ: «منْ قاتل في سَبيلِ اللَّهِ مِنْ رَجل مُسلِمٍ فُواقَ نَاقةٍ وجبتْ له الجَنَّةُ، ومَنْ جُرِحَ جُرْحاً في سبيلِ اللَّه أَوْ نَكِب نَكبَةً، فَإِنَّهَا تجيءُ يَوْمَ القِيامة كأغزَرِ ما كَانَتْ: لَوْنُهَا الزَّعْفَرانُ، ورِيحُها كالمِسكِ». رواهُ أبو داودَ، والترمذيُّ وقال: حديثٌ حسَنٌ صحيحٌ.

**1296/12** ـ مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدىن اللہ نىڭ يولىدا بىر تۆگىنى كۆزگىچىلىك[1] ئۇرۇش قىلغان كىشىگە جەننەت ۋاجىپ بولىدۇ. بىر كىشى اللہ نىڭ يولىدا جاراھەتلەنسە ياكى يارىلانسا قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ جاراھەتلەنگەن ياكى يارىلانغان يېرى بۇرۇنقىدىن چوڭايغان، رەڭگى زەپەرنىڭ رەڭگىدە، پۇرىقى ئىپارنىڭ پۇرىقىدەك كېلىدۇ». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1297/13 ـ وعنْ أبي هُريرةَ، رضِي اللَّه عَنْهُ، قال: مَرَّ رَجُلٌ مِنْ أَصْحَاب رسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، بشِعْب فيهِ عُيَيْنَةٌ مِن ماءٍ عَذْبَةٍ، فأَعجبتهُ، فَقَالَ: لَو اعتزَلْتُ النَّاسَ فَأَقَمْتُ في هذا الشِّعْبِ، ولَنْ أفعل حَتى أَسْتَأْذنَ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فذكر ذلكَ لرسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَقَالَ: «لا تفعلْ، فإِنَّ مُقامَ أَحدِكُمْ في سبيلِ اللَّهِ أَفضَلُ مِنْ صلاتِهِ في بيتِهِ سبْعِينَ عاماً، ألا تُحبُّونَ أَنْ يَغْفِر اللَّه لَكُمْ ويُدْخِلكَمُ الجَنَّةَ؟ اغزُوا في سبيلِ اللَّهِ، منْ قَاتَلَ في سَبيلِ اللَّهِ فُوَاقَ نَاقَة وَجَبتْ له الجَنَّةُ». رواهُ الترمذيُّ وَقالَ: حديثٌ حَسَنٌ. والفُوَاقُ: مَا بَيْنَ الحَلْبَتَيْنِ.

**1297/13** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ساھابىلاردىن بىر كىشى تاتلىق سۇ ئېقىپ تۇرغان بۇلاق بار بىر جىلغىدىن ئۆتتى. بۇلاق ئۇ كىشىنى ئۆزىگە جەلىپ قىلدى. ئۇ كىشى كۆڭلىدە مەن كىشىلەردىن ئايرىلىپ بۇ جىلغىدا ئىبادەت قىلسام قانداق بولار؟ بۇ ئىشنى قىلسامۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ رۇخسىتىسىز ھەرگىز قىلمايمەن، دەپ ئويلاپ، بۇ ئويىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئېيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداق قىلمىغىن. شەكسىز سىلەرنىڭ اللہ نىڭ يولىدا جىھاد قىلغانلىرىڭلارنىڭ مەرتىۋىسى، ئۆيىدە 70 يىل ناماز ئوقۇغاندىن ئارتۇق بولىدۇ. سىلەر اللہ نىڭ گۇناھىڭلارنى كەچۈرۈشىنى ۋە سىلەرنى جەننەتكە كىرگۈزۈشىنى ياقتۇرامسىلەر؟ اللہ نىڭ يولىدا غازات قىلىڭلار، كىمكى اللہ نىڭ يولىدا تۆگىنى سىغىۋاتقاندا بوتىلىقنى سۈت يىغىش ئۈچۈن ئەمگىلى قويۇپ بەرگەن ۋاقىتچىلىك ئۇرۇش قىلسا ئۇنىڭغا جەننەت ۋاجىپ بولىدۇ» دېدى. [تىرمىزىدىن]

[1] سۈت ساغقاندا سۈت چىقىرىش ئۈچۈن بوتىلىقنى ئەكىلىپلا ئەكەتكەن ۋاقىتنى كۆرسىتىدۇ.

1298/14 ـ وعَنْهُ قَالَ قِيلَ: يا رسُولَ اللَّهِ، ما يَعْدِلُ الجِهَادَ في سَبيلِ اللَّهِ؟ قَالَ: «لا تَسْتَطيعُونَه» فأعادوا عليه مرتين أو ثلاثاً كل ذلك يقول: «لا تستطيعون». ثُمَّ قال: «مثَل المجاهد في سبيل اللَّهِ كمثَل الصَّائمِ القَائمِ القَانِتِ بآياتِ اللَّهِ لا يَفْتُرُ: مِنْ صيامٍ، ولا صلاةٍ، حتى يَرجِعَ المجاهدُ في سبيل اللَّهِ» متفقٌ عليهِ. وهذا لفظُ مسلِمٍ. وفي روايةِ البخاري، أنَّ رجلا قَال: يا رسُولَ اللَّهِ دُلَّني عَلى عملٍ يَعْدِلُ الجهَادَ؟ قال: «لا أجدهُ» ثُمَّ قال: «هل تَستَطِيعُ إذا خَرَجَ المُجاهِدُ أن تدخُلَ مَسجِدَك فتَقُومَ ولا تَفتُرَ، وتَصُومَ ولا تُفطِرَ؟» فَقالَ: ومَنْ يستطِيعُ ذَلك؟

**1298/14** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! الله نىڭ يولىدىكى جىھادقا قايسى ئەمەل تەڭ كېلەلەيدۇ؟ دەپ سورالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر ئۇنى قىلالمايسىلەر» دېدى. سورىغۇچى يۇقىرىدىكى سوئالنى ئىككى ياكى ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر قېتىمدا «سىلەر قىلالمايسىلەر» دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلىشقا چىققان كىشىنىڭ ئوخشىشى تاكى جىھادتىن قايتىپ كەلگۈچە بولغان ئارىلىقتىكى سۈپىتىنىڭ ئوخشىشى روزا تۇتۇش ۋە ناماز ئوقۇشتىن قىلچە بوشۇشۇپ قالماي نەپلى روزا ۋە نەپلى ناماز ئوقۇغان مۆمىن كىشىگە ئوخشايدۇ» دېدى. [ بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام بۇخارىنىڭ رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلىدۇ: بىر كىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنى جىھادقا تەڭ كېلەلەيدىغان بىر ئەمەلگە باشلاپ قويغىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداق ئەمەلنى تاپالمايمەن» دەپ «مۇجاھىد جىھادقا چىقىپ كەتكەن چاغدا سەن مەسچىتكە كىرىپ توختىماي ناماز ئوقۇپ، بىرەر كۈنمۇ تاشلىماي روزا تۇتالامسەن؟» دېدى. ئۇ كىشى: بۇنى كىممۇ قىلالىسۇن؟ دېدى، دېيىلگەن.

1299/15 ـ وعنْهُ أنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «مِنْ خَيرِ معاشِ الناس لَهُم رجُلٌ مُمسِكٌ بعنَانِ فرسِهِ في سبيل اللَّهِ، يطِيرُ على متنِهِ كُلَّما سمع هَيعةً، أَوْ فَزَعَةً طَار عليه، يَبْتَغِي القتل أو المَوتَ مظَانَّهُ، أو رَجُلٌ في غُنَيْمَةٍ في رأس شَعَفَةٍ مِن هذه الشّعفِ أو بطنِ وادٍ من هذِهِ الأَودِيةِ يُقيمُ الصَّلاةَ، ويُؤْتِي الزَّكاةَ، ويعْبُدُ ربَّهُ حتَّى يَأْتِيَه اليَقِينُ لَيْسَ من النَّاسِ إلاَّ في خَيْرٍ» رواهُ مسلمٌ.

**1299/15** ـ ئەبۇھۇرەيرە دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەرنىڭ ئىچىدە ئەڭ بەختلىك ياشىغان كىشى، الله نىڭ يولىدا ئات تەييارلىغان، جەڭگە چاقىرغان ئاۋازنى ئاڭلىغان ھامان ئېتىغا مىنىپ ئۆرۈشنى ياكى شەھىدلىكنى ئارزۇ قىلىپ دۈشمەن بار تەرەپكە ئوقتەك چاپقان، ياكى بىر پادا قوينى تاغلاردىن بىر تاغنىڭ ئۈستىگە ياكى جىلغىلاردىن بىر جىلغىنىڭ ئىچىگە ئەكىرىۋېلىپ باققان تاكى ئەجىلى توشقان باشقىلاردىن كېلىدىغان يامانلىقتىن يىراق بولغان نامىزنى ئوقۇپ، زاكىتىنى بېرىپ ۋە الله غا ئىبادەت قىلغان كىشىدۇر». [مۇسلىمدىن]

1300/16 ـ وعَنْهُ، أنَّ رسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قالَ: «إنَّ في الجَنَّةِ مائَةَ درجةٍ أعدَّهَا اللَّه للمُجَاهِدينَ في سبيلِ اللَّه ما بيْن الدَّرجَتَيْنِ كما بيْنَ السَّمَاءِ والأَرْضِ». رواهُ البخاريُّ.

**1300/16** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەتتە ھەقىقەتەن الله تائالا ئۇزىنىڭ يولىدا جىھاد قىلغان كىشىلەرگە تەييارلىغان 100 دەرىجە بار. ھەر ئىككى دەرىجىنىڭ ئارىلىقىدىكى مەرتىۋە ئاسمان ـ زېمىندەك كېلىدۇ». [بۇخارىدىن]

1301/17 ـ وعَن أَبي سعيدٍ الخُدْرِيِّ، رضي اللّه عَنْهُ، أَنَّ رسُولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «مَنْ رضي بِاللّهِ رَبًّا، وبالإِسْلامِ ديناً، وَبُِحَمَّدٍ رَسُولاً، وَجَبت لَهُ الجَنَّةُ» فَعجب لهَا أبو سَعيدٍ، فَقَال أَعِدْها عَلَيَّ يا رَسولَ اللّهِ فَأَعادَهَا عَلَيْهِ، ثُمَّ قال: «وَأُخرى يَرْفَعُ اللّه بِها العَبْدَ مِئَةَ درَجةٍ في الجَنَّةِ، ما بيْن كُلِّ دَرَجَتَين كَما بَين السَّماءِ والأَرْضِ» قال: وما هِي يا رسول اللّه؟ قال: «الجِهادُ في سبِيل اللّه، الجِهادُ في سَبيلِ اللّهِ». رواهُ مُسلمٌ.

**1301/17** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى الله نىڭ ھەقىقىي پەرۋەردىگار ئىكەنلىكىگە، ئىسلامنىڭ ھەق دىن ئىكەنلىكىگە ۋە مۇھەممەدنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە رازى بولسا ئۇ كىشىگە جەننەتكە كىرىش ۋاجىب بولىدۇ». ئەبۇسەئىد، مەن بۇ سۆزگە ھەيران قېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا بۇ سۆزنى قايتا دەپ بەرسىلە؟ دەپ تەلەپ قىلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ سۆزنى قايتا دەپ بېرىپ مۇنداق دېدى: «يەنە بىر ئىش بار، الله تائالا ئۇنىڭ بىلەن بەندىنى جەننەتتە يۈز دەرىجە كۆتۈرىدۇ. ئىككى دەرىجىنىڭ ئارىسىدىكى مەرتىۋە ئاسمان ـ زېمىننىڭ ئارىلىقىدەك كېلىدۇ». مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ قايسى ئىش؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله نىڭ يولىدا قىلغان جىھاد، الله نىڭ يولىدا قىلغان جىھاد» دەپ جاۋاب بەردى. [مۇسلىمدىن]

1302/18 ـ وعَنْ أَبي بَكْرِ بن أَبي مُوسى الأَشْعَرِيِّ، قَالَ: سَمِعْتُ أَبي، رضي اللّه عنه، وَهُوَ بِحَضْرَةِ العَدُوِّ، يقول: قالَ رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ أَبْوابَ الجَنَّةِ تَحْتَ ظِلالِ السُّيُوفِ» فَقامَ رَجُلٌ رَثُّ الهَيْئَةِ فَقَالَ: يَا أَبَا مُوسَى أَأَنْت سمِعْتَ رسول اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول هذا؟ قال: نَعم، فَرجَع إِلى أَصحَابِهِ، فَقَال: «أَقرأُ علَيْكُمُ السَّلامَ» ثُمَّ كَسَر جفْن سَيفِهِ فأَلْقاه، ثمَّ مَشَى بِسيْفِهِ إِلى العدُوِّ فضرَب بِهِ حتَّى قُتل». رواهُ مسلمٌ.

**1302/18** ـ ئەبۇبەكرى ئىبنى مۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن ئاتامنىڭ ( الله ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) دۈشمەنگە يۈزلەنگەن ھالەتتە، مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «جەننەتلەرنىڭ ئىشىكلىرى شەكسىز قىلىچلارنىڭ سايىسى ئاستىدا. ئاندىن كىيىملىرى ناچار بىر كىشى قوپۇپ: ئى ئەبۇمۇسا! سەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇشۇنداق دېگەنلىكىنى راست ئاڭلىغانمىدىڭ؟ دەپ سورىدى. ئەبۇمۇسا: ھەئە، شۇنداق دەپ جاۋاب بەردى. ئۇ كىشى ھەمراھلىرىنىڭ قېشىغا قايتىپ بېرىپ سىلەرگە خاتىرجەملىك بولسۇن دەپ قويۇپ، قىلىچىنىڭ غىلىپىنى سۇندۇرۇپ تاشلىۋېتىپ، قىلىچىنى كۆتۈرۈپ دۈشمەننىڭ ئىچىگە كىرىپ تاكى شېھىت بولغۇچە دۈشمەن بىلەن ئۇرۇش قىلدى». [مۇسلىمدىن]

1303/19 ـ وعن أَبي عَبْسٍ عبدِ الرَّحمنِ بْنِ جُبَيْرٍ، رضي اللّه عنهُ قال: قَال رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ما اغْبَرَّتْ قدَما عَبْدٍ في سبيلِ اللّه فتَمسَّه النَّارُ». رواهُ البخاري.

**1303/19** ـ ئـەبۇئابدۇراھمان ئىبنـى جـەبرى رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله نـىڭ يولـدا بـىر بـەندىنىڭ ئىككى پۇتى تو‌پىغا مىلانسا، ئۇنىڭغا دوزاخ ئوتى يېقىن كەلمەيدۇ». [بۇخارىدىن]

1304/20 ـ وَعَنْ أبي هُرَيْرَةَ، رضي اللَّه عنهُ، قَالَ: قَال رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يلجُ النَّارَ رَجُلٌ بَكَى مِنْ خَشْيَةِ اللَّهِ حتَّى يعُودَ اللَّبَن في الضَّرعِ، ولاَ يَجْتَمِعُ عَلَى عَبْدٍ غُبَارٌ في سبيل اللَّهِ ودخَان جهنَّم»، رواه الترمذيُّ وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1304/20** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلىنىدۇ، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله دىن قورقۇپ يىغلىغان كىشى سىغىلىپ بولغان سۈت يېلىنىغا قايتا قايتىپ كىرمىگەندەك دوزاخقا كىرمەيدۇ. الله نىڭ يولىدا توپا قونغان بەندە بىلەن دوزاخنىڭ تۈتۈنى بىر يەرگە كەلمەيدۇ». [بۇخارىدىن]

1305/21 ـ وعن ابن عبَّاسٍ، رضي اللَّه عَنْهُمَا، قَالَ: سمِعْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «عيْنَانِ لا تَمسُّهُمَا النَّارُ: عيْنٌ بكَت مِنْ خَشْيَةِ اللَّهِ، وعيْنٌ باتَت تحْرُسُ في سبِيلِ اللَّهِ». رواه الترمذيُّ وقال: حديثٌ حسنٌ.

**1305/21** ـ ئىبنـى ئابـباس رەزىيـەللاھۇ ئـەنهۇ مۇنـداق دەپ رىۋايـەت قىلىـدۇ: مـەن پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «دوزاخنىڭ ئوتى يېقىن كەلمەيدىغان ئىككى كۆز بار، بىرسى الله دىن قورقۇپ يىغلىغان كۆز، يەنە بىرسى الله نىڭ يولىدا قاراۋۇللۇق قىلغان كۆز» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدى. [تىرمىزىدىن]

1305/22 ـ وعن زَيدِ بنِ خَالدٍ، رضي اللَّه عَنْه، أنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم قَال: «من جهَّزَ غَازِياً في سبِيلِ اللَّهِ فَقَدْ غزَا، ومنْ خَلَفَ غَازِياً في أهْلِهِ بِخَيْرٍ فَقَدْ غزَا». متفقٌ عليهِ.

**1305/22** ـ زەيـد ئىبنـى خـالىد رەزىيـەللاھۇ ئـەنهۇنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى الله نىڭ يولىدا جىهاد قىلىدىغان بىر كىشىنى جىهادقا جابدۇپ قويسا ئۇ كىشى غازى ھېسابلىنىدۇ. كىمكى جىهادقا چىقىپ كەتكەن كىشىنىڭ بالا ـ چاقىلىرىغا شۇ كىشىنىڭ ئورنىدا ياردەم قىلسا ئۇ كىشى غازى ھېسابلىنىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1307/23 ـ وَعَنْ أبي أُمامة، رضي اللَّه عنْهُ قَالَ: قالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أفْضَلُ الصَّدَقات ظِلُّ فُسْطَاطٍ في سبيل اللَّه ومَنِيحةُ خادمٍ في سبيل الله أو طَروقةُ فحلٍ في سبيل اللَّه» رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

**1307/23** ـ ئەبۇئۇمامـە رەزىيـەللاھۇ ئـەنهۇنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلىنىدۇ، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سەدىقىلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسى پەزىلىتى ئەڭ يۇقىرى سەدىقە الله نىڭ يولىدا تىككەن چېدىرنىڭ سايىسى ۋە الله نىڭ يولىدا جىهاد قىلغان كىشىگە قىلغان خىزمەت ياكى الله يولىدا بېرىلگەن قورامىغا يەتكەن بىر تۆگىدۇر». [تىرمىزىدىن]

1308/24 ـ وعنْ أنسٍ، رضي اللّه عنْه، أنَّ فَتىً مِن أَسْلَمَ قال: يا رسول اللّهِ إنِّي أُريد الغَزْو ولَيْس معِي ما أتَجهَّزُ بِهِ، قال: «ائتِ فُلاناً، فَإنَّه قَد كانَ تَجهَّزَ فَمَرِضَ» فأتاه فَقَال: إنَّ رسولَ اللّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم يُقْرِئُكَ السَّلامَ ويقولُ: أعطِني الذي تَجهَّزتَ بِهِ، قَالَ: يا فُلانَةُ، أعْطِيهِ، الذي كُنْتُ تَجهَّزْتُ بِهِ، ولا تَحْبِسي عِنْهُ شَيْئاً، فوَاللّهِ لا تَحْبِسي مِنْه شَيْئاً فَيُبارَكَ لَكِ فِيهِ. رواه مسلمٌ.

**1308/24** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: ئەسلەم قەبىلىسىدىن بىر يىگىت: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن ھەققەتەن جىھاد قىلاي دېگەن ئىدىم، جىھادقا تەييارلىقىم يوق، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «پالانچىنىڭ قېشىغا بارغىن، ئۇ جىھادقا تەييارلىنىپ بولغاندا كېسەل بولۇپ قالدى» دېدى. ئۇ يىگىت ئۇ كىشىنىڭ قېشىغا كېلىپ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساڭا سالام دېدى، جىھادقا تەييارلىغان تەييارلىقلىرىڭنى ماڭا بېرىشىڭنى ئېيتتى، دېدى. ئۇ كىشى ئايال خىزمەتچىسىنى چاقىرىپ ئۇنىڭغا: مەن جىھادقا تەييارلىغان نەرسىلەرنىڭ بىرىنىمۇ ئېلىپ قالماي بەرگىن. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، ئۇنىڭدىن بىرىنىمۇ ئېلىپ قالماي بەرسەڭ. بۇنىڭ بىلەن الله سىزگە بەرىكەت بېرىدۇ، دېدى. [مۇسلىمدىن]

1309/25 ـ وعن أبي سَعيدٍ الخُدْرِيِّ، رضي اللّهُ عنهُ، أنَّ رَسُولَ اللّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم بَعثَ إلى بَني لِحيانَ، فَقَالَ: «لِيَنْبَعِثْ مِنْ كُلِّ رجُلَيْنِ أحدَهُما، والأَجْرُ بينَهُما» رواهُ مسلمٌ. وفي روايةٍ لهُ: «لِيخْرُجْ مِنْ كُلِّ رجلين رجُلٌ» ثُمَّ قال لِلقاعِدِ: «أيُّكُمْ خَلَفَ الخارج في أهْلِهِ ومالِهِ بخَيْرٍ كان لهُ مِثْلُ نِصْفِ أجرِ الخارِجِ».

**1309/25** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام لەھيان قەبىلىسىگە ئەلچى ئەۋەتىپ: «ھەر ئىككى كىشىدىن بىرسى جىھادقا چىقسۇن، ساۋاب ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىسىدا ئورتاق بولىدۇ» دېگەن. [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق بايان قىلىنغان: «ھەر ئىككى كىشىدىن بىر كىشى چىقسۇن» دەپ، ئاندىن چىقمىغان كىشىلەرگە: «قايسى بىرىڭلار جىھادقا چىقىپ كەتكەن كىشىنىڭ خوتۇن، بالا ـ چاقىلىرىغا ۋە مال ـ مۈلكىگە قارىشىپ ياردەمدە بولسا الله ئۇنىڭغا جىھادقا چىققان كىشىنىڭ ساۋابىنىڭ يېرىمىغا باراۋەر ساۋاب بېرىدۇ، دېدى» دېيىلگەن.

1310/26 ـ وعنِ البراءِ، رضي اللّه عَنْهُ، قال: أتى النبي صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم، رجلٌ مقنَّعٌ بِالحديدِ، فَقال: يا رَسُول اللّهِ أُقَاتِلُ أوْ أُسْلِمُ؟ فقال: «أَسْلِمْ، ثُمَّ قاتِلْ» فَأَسْلَم، ثُمَّ قَاتَلَ فَقُتِلَ، فقَال رسول اللّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم: «عمِل قَلِيلاً وَأُجِر كَثيراً». متفقٌ عليهِ، وهذا لفظُ البخاري.

**1310/26** ـ بەرا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا تۆمۈر قالپاق كىيگەن بىر كىشى كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئاۋۋال ئۇرۇش قىلامدىمەن ياكى ئىمان ئېيتامدىمەن؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىمان ئېيتقىن ئاندىن ئۇرۇش قىلغىن» دېدى. ئۇ ئىمان ئېيتىپ ئۇرۇش قىلىپ ئۆلتۈرۈلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ ئاز ئەمەل قىلىپ كۆپ ئەجىرگە ئېرىشتى» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1311/27 ـ وعَنْ أنَسٍ، رضي اللّه عنْهُ، أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «ما أحدٌ يدْخُلُ الجنَّة يُحِبُّ أنْ يرْجِعَ إلى الدُّنْيَا ولَه ما على الأرْضِ منْ شَيْءٍ إلاَّ الشَّهيدُ، يتمَنَّى أنْ يَرْجِع إلى الدُّنْيَا، فَيُقْتَلَ عشْرَ مَرَّاتٍ، لِما يرى مِنَ الكرامةِ». وفي روايةٍ: «لِمَا يرَى مِنْ فَضْلِ الشَّهَادَةِ». مُتفقٌ عليهِ.

**1311/27** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «شەھىد بولۇپ ئۆلگەن كىشىدىن باشقا كىشى بۇ دۇنياغا قايتىپ بېرەر ئەمەل قىلىشنى ياخشى كۆرمەيدۇ. شەھىد ئۆلارغا قىلىنغان مەرھەمەتنى (يەنى بىر رىۋايەتتە، شەھىدلىكنىڭ پەزىلىتىنى) كۆرگەنلىكى ئۈچۈن دۇنياغا قايتىپ يەنە 10 قېتىم ئۆلتۈرۈلۈشنى ئارزۇ قىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1312/28 ـ وعَنْ عبدِ اللّهِ بنِ عَمرو بنِ العاص، رضي اللّه عنْهما، أنَّ رسُول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «يغْفِرُ اللّه للشَّهيدِ كُلَّ شَيْءٍ إلاَّ الدَّيْنَ» رواه مسلمٌ. وفي روايةٍ له: «القَتْلُ في سَبِيلِ اللّهِ يُكفِّرُ كُلَّ شيْءٍ إلاَّ الدَّيْنَ».

**1312/28** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله تائالا شېھىتنىڭ قەرزدىن باشقا ھەممە گۇناھىنى كەچۈرىۋېتىدۇ». [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق: «الله نىڭ يولىدا ئۆلتۈرۈلۈش قەرزدىن باشقا ھەممە گۇناھلارنى ئۆچۈرىۋېتىدۇ» دېپ بايان قىلىنغان.

29 /1313 ـ وعَنْ أبي قتَادَةَ، رضي اللّه عَنْه، أنَّ رَسُول اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَامَ فيهِمْ فَذَكَرَ أنَّ الجِهادَ في سبِيلِ اللّهِ، وَالإيمانَ بِاللّهِ، أفْضَلُ الأعْمَال، فقَامَ رجُلٌ، فقَال: يا رَسُول اللّهِ أرأَيْتَ إنْ قُتِلْتُ في سبيلِ اللّهِ أتُكفَّرُ عنِّي خَطايايَ؟ فَقالَ لَهُ رَسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «نعمْ إنْ قُتِلت في سبيلِ اللّهِ وَأنْتَ صابِرٌ، مُحْتسِبٌ مُقبلٌ غيْرُ مُدْبِرٍ» ثُمَّ قَال رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «كَيْفَ قُلْتَ؟» قال: أرَأَيْتَ إنْ قُتِلْتُ في سبيل اللّهِ أتُكفَّرُ عنِّي خَطَايَايَ؟ فَقَالَ رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «نَعمْ وأنْتَ صابِرٌ مُحْتَسِبٌ، مُقْبلٌ غَيْرُ مُدْبرٍ، إلاَّ الدَّيْنَ، فَإنَّ جِبْرِيلَ عليه السلامُ قال لي ذلكَ». رواهُ مسلمٌ.

**29 /1313** ـ ئەبۇقاتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلەرگە خۇتبە ئوقۇپ الله نىڭ يولىدىكى جىھاد بىلەن الله غا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ ئەمەل ـ ئىبادەتلەر ئىچىدىكى پەزىلىتى ئەڭ يۇقىرى ئەمەل ـ ئىبادەتلەردىن ئىكەنلىكىنى بايان قىلغۇسى، بىر كىشى قوپۇپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەگەر مەن الله نىڭ يولىدا ئۆلتۈرۈلسەم مېنىڭ گۇناھلىرىم كەچۈرۈلۈپ كېتەمدۇ؟ بۇ توغرىلىق ماڭا خەۋەر بەرگىن! دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «ھەئە، سەن بەرداشلىق بەرگەن، ساۋاب ئۈمىد قىلغان، چېكىنمەي ئىلگىرىلىگەن ھالەتتە الله نىڭ يولىدا ئۇرۇش قىلىپ ئۆلتۈرۈلسەڭ» دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قانداق دېدىڭ؟!» دېدى. ئۇ كىشى: ئەگەر مەن الله نىڭ يولىدا ئۆلتۈرۈلسەم مېنىڭ گۇناھلىرىم كەچۈرۈلۈپ كېتەمدۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «ھەئە، سەن بەرداشلىق بەرگەن، ساۋاب ئۈمىد قىلغان، چېكىنمەي

ئىلگىرىلىگەن ھالىتىدە الله نىڭ يولىدا ئۇرۇش قىلىپ ئۆلتۈرۈلسەڭ قەرزىڭدىن باشقا گۇناھلىرىڭ كەچۈرۈلۈپ كېتىدۇ. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ھازىرلا بۇ توغرىلىق دەپ بەردى» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1314/30 ـ وعَنْ جابرٍ رضي اللَّه عَنْهُ، قالَ: قالَ رَجُلٌ: أين أنَا يا رسُولَ اللَّهِ إنْ قُتِلتُ؟ قال: «في الجَنَّةِ». فألقى تَمَرَاتٍ كُنَّ في يَدِهِ، ثُمَّ قاتَلَ حتَّى قُتِلَ، رواهُ مسلم.

**1314/30** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەگەر مەن ئۆلتۈرۈلسەم قەيەردە بولىمەن؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «جەننەتتە بولىسەن» دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن ئۇ كىشى قولىدىكى بىر نەچچە تال خورمىنى تاشلىۋېتىپ كاپىرلار بىلەن ئۇرۇشۇپ شەھىد قىلىندى. [مۇسلىمدىن]

1315/31 ـ وعنْ أنَسٍ رضي اللَّه عَنْهُ، قالَ انْطَلَقَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم وَأَصْحَابُهُ حَتَّى سَبَقُوا المشْرِكِينَ إلى بَدرٍ، وَجَاءَ المُشرِكونَ، فقالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يَقْدمنَّ أحَدٌ مِنْكُمْ إلى شيءٍ حَتَّى أكُونَ أنا دُونَهُ» فدَنَا المُشرِكونَ، فقَال رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم: «قُومُوا إلى جَنَّةٍ عَرْضُهَا السَّمواتُ وَالأَرْضُ» قال: يَقولُ عُمَيْرُ بنُ الحُمَامِ الأنْصَارِيُّ رضي اللَّه عَنْهُ: يا رسولَ اللَّه جَنَّةٌ عَرْضُهَا السَّمواتُ والأرضُ؟ قالَ: «نَعم» قالَ: بَخٍ بَخٍ، فقالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم: «ما يَحْمِلُكَ على قَولِكَ بَخٍ بخٍ؟» قالَ لا وَاللَّهِ يا رسُول اللَّه إلاَّ رَجاءَ أن أكُونَ مِنْ أهْلِها، قال: «فإنَّكَ مِنْ أهْلِهَا» فأَخْرج تَمَرَاتٍ مِنْ قَرَنِهِ، فَجَعَل يَأْكُلُ منْهُنَّ، ثُمَّ قَال لَئِنْ أنَا حَييتُ حتى آكُل تَمراتي هذِهِ إنَّهَا لَحَيَاةٌ طَويلَةٌ، فَرَمَى بمَا كان مَعَهُ مَنَ التَّمْرِ. ثُمَّ قَاتَلَهُمْ حَتَّى قُتِلَ. رواهُ مسلمٌ.

**1315/31** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ساھابىلار قوزغىلىپ مۇشرىكلاردىن بۇرۇن بەدرىگە كېلىپ توختىدى. مۇشرىكلارمۇ يېتىپ كېلىشتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىرىڭلار بىرەر ئىشنى مېنىڭ خەۋىرىمسىز قىلىپ قالمىسۇن» دېدى. مۇشرىكلارمۇ يېقىن كېلىپ قالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كەڭلىكى ئاسمان ـ زېمىنچە كېلىدىغان جەننەت ئۈچۈن قوپۇڭلار» دېدى. ئەنسارىلاردىن بولغان ئۆمەير ئىبنى ھۇمام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! كەڭلىكى ئاسمان ـ زېمىنچە كېلىدىغان جەننەتمۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە» دەپ جاۋاب بەردى. ئۇ ئەنسارى: پاھ! پاھ! دەپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «پاھ! پاھ! دەپ كەتتىڭغۇ؟» دېدى. ئۇ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن جەننەتكە كىرىشكە لايىق بولغانلاردىن بولۇشنى ئۈمىد قىلىپ شۇنداق دېدىم، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شەكسىز سەن ئۇنىڭغا كىرىشكە لايىق بولغانلاردىن» دېدى. ئاندىن ئۇ ئوقداندىن بىر نەچچە تال خورمىلارنى چىقىرىپ يەپ تۇرۇپ: مەن ئۈچۈن بۇ خورمىلارنى يەپ بولغىچە ياشاش ئۇزۇن بىر ھاياتتۇر دەپ خورمىلارنى تاشلىۋېتىپ مۇشرىكلار بىلەن ئۇرۇش قىلىپ شەھىد قىلىندى. [مۇسلىمدىن]

1316/32 ـ وعنه قال: جاءَ ناسٌ إلى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أنِ ابْعث معنَا رجالاً يُعَلِّمونَا القرْآنَ والسُّنَّةَ، فَبعثَ إلَيْهِم سبعِينَ رجلا مِنَ الأنْصارِ يُقَالُ لَهُمْ: القُرَّاءُ، فيهِم خَالي حرَامٌ، يقرؤُون القُرآنَ، ويتَدَارسُونَهُ باللَّيْلِ يتعلَّمُونَ، وكانُوا بالنَّهار يجيئُونَ بالماءِ، فَيَضعونهُ في المسجِدِ، ويحْتَطِبُون فَيبيعُونه،

ويَشْتَرُونَ بِهِ الطَّعام لأهلِ الصُّفَّةِ ولِلفُقراءِ، فبعثَهم النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فعرضوا لهم فقتلُوهُم قبل أنْ يبلُغُوا المكانَ، فقَالُوا: اللَّهُمَّ بلِّغ عنَّا نَبيَّنَا أنَّا قَد لَقِينَاكَ فَرضِينَا عنْكَ ورضيت عَنا، وأتى رجُلٌ حراماً خالَ أنس مِنْ خَلْفِهِ، فَطعنَهُ بِرُمح حتى أنْفَذهُ، فَقَال حرامٌ: فُزْتُ وربِّ الكَعْبَةِ، فقال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ إخْوانَكم قَد قُتِلُوا وإنهم قالُوا: اللَّهُمَّ بلِّغ عنَّا نبينا أنَّا قَد لَقِيناكَ فَرضِينَا عنكَ ورضِيتَ عَنَّا» متفقٌ عليه، وهذا لفظ مسلم.

**1316/32** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر تۈركۈم كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: بىزگە " قۇرئان ـ ھەدىس" نى ئۆگىتىپ قويىدىغان ئادەملىرىڭدىن بىز بىلەن بىرگە ئەۋەتسەڭ، دەپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام "قارىلار" دەپ ئاتالغان ئەنسارىلاردىن 70 كىشىنى ئۇلار بىلەن بىرگە ئەۋەتتى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە ھارام ئىسىملىك تاغامىز بار ئىدى. ئۇلار كېچىسى «قۇرئان» ئوقۇيتتى ۋە ئۆگىنەتتى. كۈندۈزى مەسچىتلەرگە سۇ توشۇيتتى. ئوتۇن ئېلىپ كېلىپ سېتىپ ئۇنىڭ پۇلىغا ئاجىز يېتىملار ئۈچۈن تائام سېتىۋالاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى ئۇلار بىلەن بىللە ئەۋەتتى. ئۇ كىشىلەر ئۇلارنى ئۇلار كۆزلىگەن يەرگە يېتىپ بېرىشتىن بۇرۇن ئۆلتۈرۈۋەتتى. (ئۇلارنى ئۆلتۈرگەنلەر، ئۇلارنى تەلەپ قىلىپ كەلگەن كىشىلەردىن باشقا مۇشرىكلار دېگەن رىۋايەتمۇ بار) ئۇلار: ئى الله! پەيغەمبىرىمىزگە بىزنىڭ سەن بىلەن ئۇچراشقانلىقىمىز، بىزنىڭ سەندىن، سېنىڭ بىزدىن رازى بولۇشقانلىقىمىزنى يەتكۈزۈپ قويساڭ، دەپ دۇئا قىلدى. بىر كىشى تاغام ھارامنىڭ كەينىدىن كېلىپ ئۇنىڭغا نەيزە تىقىپ نەيزىنى ئۇ تەرىپىگە ئۆتكۈزۈۋېتىپتۇ. ھارام: كەبىنىڭ پەرۋەردىگارى بىلەن قەسەم قىلىمەن! شېھىتلەر دەرىجىسىگە يېتىش بىلەن غەلىبە قازاندىم، دەپتۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قېرىنداشلىرىڭلار ئۆلتۈرۈلدى، ئۇلار: ئى الله! بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىزگە بىزنىڭ سەن بىلەن ئۇچراشقانلىقىمىزنى، بىزنىڭ سەندىن، سېنىڭ بىزدىن رازى بولغانلىقىڭنى يەتكۈزۈپ قويساڭ، دەپ تىلىدى» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1317/33 ـ وعنهُ قال: غَاب عَمِّي أنسُ بنُ النضْر رضي اللَّه عنْهُ عن قِتَالِ بدرٍ، فقال: يا رسول اللَّه غِبتُ عن أوَّلِ قِتالٍ قاتَلتَ المُشركِينَ، لئِن اللَّه أشْهَدني قِتالَ المُشركِينَ ليَرينَّ اللَّه ما أصنع. فلمَّا كانَ يومُ أحُدٍ انكشفَ المُسلِمُونَ، فقال: اللَّهُمَّ إنِّي أعتَذِرُ إلَيك مِمَّا صنع هَؤُلاءِ يعْني أصْحابهُ وَأبْرأُ إليكَ مِمَّا صنع هَؤُلاءِ يعني المُشركِينَ ثُمَّ تقدَّم فاستَقبلهُ سعدُ بنُ مُعاذٍ فقال: يا سعدُ بنَ مُعاذٍ الجنَّةُ وربِّ النَّضْرِ، إنِّي أجدُ رِيحَهَا من دونِ أُحدٍ، قال سعدٌ: فما استَطعتُ يا رسول اللَّهِ مَا صنَع، قال أنسٌ: فَوجدْنَا بِهِ بِضعاً وثَمانِينَ ضربةً بالسَّيفِ، أوْ طَعنةً برُمْحٍ أوْ رميةً بِسهمٍ، ووجدناهُ قد قُتِلَ ومثَّلَ بِهِ المُشركونَ، فَما عرفَهُ أحدٌ إلا أُختُهُ بِبنانِهِ. قال أنسٌ: كُنَّا نَرى أوْ نَظُنُّ أنَّ هذِهِ الآيةَ نَزَلَتْ فِيهِ وفي أشبَاهِهِ: ﴿مِنَ المُؤْمنِينَ رِجَالٌ صدقُوا ما عَاهَدوا اللَّه عليْهِ فَمِنْهُمْ منْ قَضَى نَحْبَهُ﴾.

**1317/33** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، تاغام ئەنەس ئىبنى نەزرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بەدرى ئۇرۇشىغا قاتنىشالمىدى. ئاندىن تاغام: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مۇشرىكلار بىلەن قىلغان بىرىنچى قېتىملىق ئۇرۇشۇڭغا قاتنىشالمىدىم. ئەگەر الله مېنى مۇشرىكلار

بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا مۇيەسسەر قىلسا اللە ھەقىقەتەن مېنىڭ نېمە قىلىدىغانلىقىمنى كىشىلەرگە كۆرسىتىدۇ، دېدى. ئوھۇد ئۇرۇشى بولدى. ئۇ كۆڭلىدە مۇسۇلمانلار يېڭىلىپ قېچىشقا باشلىدى. ئاندىن تاغام: ئى اللە! مەن ساڭا مۇسۇلمانلارنىڭ قاچقانلىقىدىن ئۆزرە ئېيتىمەن. كاپىرلارنىڭ قىلغان ئىشىدىن ئادا ـ جۇدا مەن، دەپ كاپىرلار تەرەپكە ئىلگىرىلەپ ماڭدى. ئالدىغا سەئىد ئىبنى مۇئاز ئۇچرىۋىدى ئۇنىڭغا: ئى سەئىد ئىبنى مۇئاز! اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەم! مەن جەننەتنى ئارزۇ قىلىمەن. شەكسىز جەننەتنىڭ پۇرىقى ئوھۇد تەرەپتىن پۇراۋاتىدۇ! دېدى. سەئىد ئىبنى مۇئاز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! مەن ئۇنىڭدەك قىلىشقا جۈرئەت قىلالمىدىم، دېدى. ئەنەس مۇنداق دېدى: بىز ئۇنىڭ جەستىدىن قىلىچ بىلەن چېپىلغان، نەيزە تىقىلغان ۋە ئوقيا ئوقى تەككەن بولۇپ جەمئى 80 نەچچە يەردە يارا ئىزلىرىنى كۆردۇق. مۇشرىكلار ئۇنى ئۆلتۈرۈپ يۈزىنى بۇزۇۋەتكەن بولغاچقا ئۇنى ھېچ كىشى تونۇيالمىدى. پەقەت ئۇنىڭ قىزى بىر تۇققىنىلا ئۇنىڭ بارمىقىدىن تونۇدى. بىز ﴿مۆمىنلەرنىڭ ئىچىدىن اللە غا بەرگەن ئەھدىنى ئىشقا ئاشۇرغان نۇرغۇن كىشىلەر بار﴾[1] دېگەن بۇ ئايەتنى ئۇ ۋە ئۇنىڭدەك كىشىلەر توغرىسىدا چۈشكەنمىكى دەپ ئويلايمىز. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1318/34 ـ وعنْ سمُرَةَ رضي اللَّه عَنهُ قالَ: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «رأَيْتُ اللَّيْلَةَ رجُلين أَتَيَاني، فَصعِدا بي الشَّجرةَ، فَأَدْخَلاني دَاراً هِي أَحْسنُ وأَفضَل، لَمْ أَر قَطُّ أَحْسنَ منها، قالا: أَمَّا هذِهِ الدَّار فَدارُ الشهداءِ» رواه البخاري وهو بعضٌ من حديثٍ طويلٍ فيه أنواع العلم سيأتي في باب تحريمِ الكذبِ إنْ شاءَ اللَّه تعالى.

**1318/34** ـ سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن كېچىدىن چۈشۈمدە ئىككى كىشىنىڭ مېنى بىر دەرەخكە ئېلىپ چىققانلىقىنى، ئاندىن شۇنداق ئېسىل ۋە ھەشەمەتلىك بىر قورۇغا ئېلىپ كەلگەنلىكىنى كۆردۈم. مەن بۇندىن بۇرۇن بۇنداق ھەشەمەتلىك ۋە ئېسىل قورۇنى كۆرۈپ باقمىغان ئىدىم. مەن شۇ چاغدا ھېلىقى ئىككى كىشىنىڭ "بۇ شېھىتلەرنىڭ قورۇسى" دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم». [بۇخارىدىن]

1319/35 ـ وعنْ أنسٍ رضي اللَّه عنْهُ أَنَّ أُم الرَّبيع بنْتَ البَرَاءِ وهي أُمُّ حارثةَ بنِ سُرَاقةَ، أَتَتِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقَالَت: يا رَسُولَ اللَّهِ ألا تُحدِّثُني عَنْ حارِثَةَ، وَكانَ قُتِل يوْمَ بدْرٍ، فَإِنْ كانَ في الجَنَّةِ صَبَرتُ، وَإِن كانَ غَيْر ذلكَ اجْتَهَدْتُ عليْهِ في البُكَاءِ، فقال: «يا أُم حارِثَةَ إِنَّهَا جِنانٌ في الجَنَّةِ، وَإِنَّ ابْنَكِ أَصاب الفِرْدوْسَ الأَعْلى». رواه البخاري.

**1319/35** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇكى: بەرانىڭ قىزى ئۇممۇرەبىيئى (ئۇ ھارىس ئىبنى سوراقەنىڭ قىزى ئىدى) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ «ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! ھارىسە توغرۇلۇق سۆزلەپ بەرگىن ئۇ بەدرى ئۇرۇشىدا شېھىت قىلىنغان ئىدى، ئەگەر ئۇ جەننەتتە بولسا سەۋر قىلاي، ئەگەر ئۇ باشقا يەردە بولسا ئۇنىڭ ئۈچۈن تازا يىغلاي دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ھارىسەنىڭ ئانىسى! جەننەتلەرنىڭ دەرىجىلىرىمۇ ھەر خىل، ھەقىقەتەن سېنىڭ بالاڭ جەننەتلەرنىڭ ئەڭ ئالىسى بولغان پىردەۋس جەننىتىدە!» دېدى. [بۇخارىدىن]

[1] سۈرە ئەھزاب 23 ـ ئايەت.

1320/36 ـ وعَنْ جابر بن عبدِ اللَّهِ رضي اللَّه عنْهُما قال: جِيءَ بابي إلى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قدْ مُثِّل بِهِ فوُضعَ بَيْنَ يَديْه، فَذَهَبْتُ أكْشِفُ عنْ وجهِهِ فَنَهاني قَوْمي فقال النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ما زَالَتِ الملائِكَةُ تُظِلُّهُ بِأَجْنِحَتِها». متفقٌ عليه.

**1320/36** ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، «ئاتامنىڭ چىرايى بۇزۇۋېتىلگەن ھالەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا ئېلىپ كېلىپ. مەن ئاتامنىڭ يۈزىنى ئېچىش ئۈچۈن مېڭىۋىدىم، كىشىلەر مېنى توستى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «پەرىشتىلەر تېخىچە ئۇنىڭغا قاناتلىرى بىلەن سايا چۈشۈرۈپ تۇرۇۋاتىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1321/37 ـ وعَنْ سهل بن حُنَيْفٍ رضي اللَّه عنهُ أنَّ رَسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ سأَلَ اللَّه تعالى الشَّهَادةَ بِصِدْقٍ بلَّغهُ الله منَازِلَ الشُّهَداءِ وإِنْ ماتَ على فِراشِهِ». رواه مسلم.

**1321/37** ـ سەھل ئىبنى ھۇنەيف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى راستچىللىق بىلەن الله دىن شېھىتلىكنى تىلىسە، ئۇ كىشى گەرچە كۆرپىسىدە ئۆلسىمۇ الله ئۇ كىشىنى شېھىدلەرنىڭ دەرىجىسىگە يەتكۈزىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1322/38 ـ وعنْ أنسٍ رضي اللَّه عنْهُ قال: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ طلَبَ الشَّهَادةَ صادِقاً أُعطِيها ولو لم تُصِبْهُ». رواه مسلم.

**1322/38** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى راستچىللىق بىلەن شېھىتلىكنى تىلىسە شەھىد قىلىنمىسىمۇ ئۇنىڭغا شېھىتلىكنىڭ دەرىجىسى بېرىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1323/39 ـ وعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّهُ عنهُ قال: قالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ما يَجِدُ الشَّهيدُ مِن مَسِّ القتْلِ إلاَّ كما يجِدُ أحدُكُمْ مِنْ مسِّ القَرْصَةِ» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1323/39** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «شېھىتلەر ئۆلتۈرۈلگەن ۋاقىتتا پەقەت چۈمۈلە چاققانچىلىكلا ئاغرىق ھېس قىلىدۇ». [تىرمىزىدىن]

1324/40 ـ وعنْ عبْدِ اللَّهِ بن أبي أوْفَى رضي اللَّه عنْهُما أنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في بعضَ أيَّامِهِ التي لَقِي فِيهَا العدُوَّ انتَظر حتى مَالتِ الشَّمسُ، ثُمَّ قام في النَّاس فقال: «أيُّهَا النَّاسُ، لا تَتَمنَّوْا لِقَاءَ العدُوِّ، وَسلُوا اللَّه العافِيةَ، فإذا لقِيتُمُوهُم فَاصبِرُوا، واعلَمُوا أنَّ الجَنَّةَ تَحْتَ ظِلالِ السُّيوفِ» ثم قال: «اللَّهُمَّ مُنْزِلَ الكتاب ومُجرِيَ السَّحابِ، وهَازِمَ الأَحْزَابِ اهْزِمهُم وانْصُرنَا علَيهِم» متفقٌ عليه.

**1324/40** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇئەۋفا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۈشمەنلەر بىلەن ئۇرۇشقان كۈنلەرنىڭ بىرىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۈشمەننى تاكى كۈن قايرىلغىچە كۈتتى. ئاندىن ئورنىدىن تۇرۇپ: «ئى خالايىق! دۈشمەنلەر بىلەن ئۇچرىشىشنى ئۈمىد قىلماڭلار ۋە الله دىن خاتىرجەملىك سوراڭلار. ئەگەر دۈشمەنلەرگە

ئۇچراشساڭلار چىداملىق بولۇڭلار، بىلىڭلاركى، جەننەت قىلىچلارنىڭ سايىسى ئاستىدا»، دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى كىتابنى چۈشۈرۈپ بەرگۈچى، بۇلۇتلارنى ماڭدۇرۇپ بەرگۈچى، قوشۇنلارنى ھالاك قىلغۇچى الله، ئۇلارنى ھالاك قىلغىن، ئۇلارغا قارشى بىزگە ياردەم ئاتا قىلغىن» دەپ دۇئا قىلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1325/41 ـ وعن سهْلِ بنِ سعد رضي اللَّه عنْهُ قال: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ثِنْتَانِ لا تُرَدَّانِ، أَوْ قَلَّمَا تُردَّانِ: الدُّعَاءُ عِنْد النِّدَاءِ وعِند البأْسِ حِينَ يُلْحِمُ بَعْضُهُم بَعضاً». رواه أبو داود بإسناد صحيح.

**1325/41** ـ سەھل ئىبنى سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىجابەتسىز قايتۇرۇلمايدىغان ياكى ناھايىتى ئاز قايتۇرۇلىدىغان ئىككى خىل دۇئا بار. بىرسى، ئەزان ئېيتىلىۋاتقان ۋاقىتتا قىلىنغان دۇئا. يەنە بىرسى، ئۇرۇش تازا قاتتىق بولۇۋاتقان ۋاقىتتا قىلىنغان دۇئا». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1326/42 ـ وعَنْ أنسٍ رضي اللَّه عنْهُ قال: كانَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إذا غَزَا قال: «اللَّهُمَّ أنت عضُدِي ونَصِيري، بِك أَجُولُ، وبِك أصولُ، وبِكَ أُقاتِل» رواهُ أبو داود، والترمذيُّ وقال: حديثٌ حسنٌ.

**1326/42** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇرۇش قىلغان ۋاقىتتا: «ئى الله! سەنلا مېنىڭ يۆلەنچۈكۈمسەن ماڭا سەنلا ياردەم قىلغۇچىدۇرسەن! بىر ھالەتتىن يەنە بىر ھالەتكە يۆتكىلىش، دۈشمەنلەرگە ھۇجۇم قىلىش ۋە ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشىم سېنىڭ ياردىمىڭ بىلەنلا بولىدۇ» دەيتتى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1327/43 ـ وعَن أبي مُوسى، رضي اللَّه عنْهُ، أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ إذا خَافَ قوماً قال: «اللَّهُمَّ إنَّا نَجعَلُكَ في نُحُورِهِم، ونَعُوذُ بِكَ مِنْ شُرُورِهِم» رواه أبو داود بإسناد صحيح.

**1327/43** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەردىن قورققان ۋاقىتتا مۇنداق دەيتتى: «بىز ھەقىقەتەن سېنى ئۇلارنىڭ ئالدىدا دەپ بىلىمىز ۋە سەندىن ئۇلارنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمىز» دەيتتى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

1328/44 ـ وعنْ ابنِ عُمَر، رضِي اللَّه عنهما، أنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الخَيْلُ مَعْقُودٌ في نَوَاصِيَها الخَيرُ إلى يومِْ القِيامَةِ» متفقٌ عليه.

**1328/44** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەڭگە تەييارلانغان ئاتنىڭ پايلىسىدىن قىيامەت كۈنىگىچە ياخشىلىق ئايرىلمايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1329/45 ـ وعنْ عُرْوَةَ البَارِقِيِّ، رضي اللَّه عنْهُ، أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «الخَيْلُ مَعقُودٌ في نَواصِيهَا الخَيرُ إلى يوْمِ القِيامَةِ: الأَجرُ، والمغْنَمُ». متفقٌ عليه.

**1329/45** ـ ئۇرۋە بارىقى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدىكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەڭگە تەييارلانغان ئاتنىڭ پايلىسىدىن قىيامەت كۈنىگىچە ساۋاب ۋە ئولجا ئايرىلمايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1330/46 ـ وعَنْ أبي هُريْرَةَ، رضي اللَّه عَنْهُ، قالَ: قال رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم: «من احتَبَس فَرساً في سبيلِ اللَّهِ، إيماناً باللَّهِ، وتَصديقاً بوعْدِهِ، فإنَّ شِبَعهُ وريّهُ وروثَهُ، وبولَهُ في مِيزَانِهِ يومَ القِيامَةِ» رواه البخاريُّ.

**1330/46** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى اللە غا بويسۇنۇپ ۋە ئۇنىڭ ۋەدىسىگە ئىشىنىپ اللە يولىدا بىر ئات تەييارلىسا، قىيامەت كۈنى ئۇ ئاتنىڭ يېگىنى ۋە ئىچكىنى، تېزەكلىگىنى ۋە سىيگەنلىرىدىن تارتىپ ئۇ كىشىنىڭ ياخشىلىق تارازىسىغا چۈشىدۇ». [بۇخارىدىن]

1331/47 ـ وعنْ أبي مسْعُودٍ، رضي اللَّه عَنْهُ، قال جاءَ رجُلُ إلى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِنَاقَةٍ مَخْطُومةٍ فقال: هذِهِ في سبيل اللَّهِ، فقال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم: «لكَ بِهَا يَومَ القِيامةِ سبعُمِائَةِ ناقَةٍ كُلُّها مخطُومةٌ» رواهُ مسلم.

**1331/47** ـ ئەبۇمەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا نوختىلانغان بىر تۆگىنى ئېلىپ كېلىپ، بۇنى اللە يولىغا ئاتىدىم، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ بىر تۆگەڭنىڭ ئورنىغا ساڭا قىيامەت كۈنى نوختىلانغان 700 تۆگە بېرىلىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1332/48 ـ وعن أبي حمّادٍ ويُقال: أبو سُعاد، ويُقالُ: أبو أسدٍ، ويقال: أبو عامِرٍ، ويقالُ: أبو عَمْرو، ويقالُ: أبو الأسْودِ، ويقال: أبو عَبْسٍ عُقْبةُ بنِ عامِرٍ الجُهَنيِّ، رضي اللَّه عَنْهُ، قال: سمِعْتُ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَهُوَ عَلى المِنْبرِ، يقولُ: ﴿وَأَعِدُّوا لَهُمْ مَا اسْتَطَعْتُمْ مِنْ قُوَّةٍ﴾ «ألا إنَّ القُوَّةَ الرَّمْيُ، ألا إنَّ القُوَّةَ الرَّمْيُ، ألا إنَّ القُوَّةَ الرَّمْيُ» رواه مسلم.

**1332/48** ـ ئوقبە ئىبنى ئامىر جۇھەننا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنبەر ئۈستىدە تۇرۇپ: «دۈشمەنلىرىڭلارغا قارشى قولۇڭلاردىن كېلىشىچە تەييارلىق قىلىڭلار، ئاگاھ بولۇڭلاركى، بۇ تەييارلىق قىلىش ئوق ئېتىشتۇر! ئاگاھ بولۇڭلاركى، بۇ تەييارلىق قىلىش ئوق ئېتىشتۇر! ئاگاھ بولۇڭلاركى، بۇ تەييارلىق قىلىش ئوق ئېتىشتۇر!» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم. [مۇسلىمدىن]

1333/49 ـ وعَنْهُ قال: سمِعْتُ رَسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «ستُفْتَحُ علَيكُم أَرضُونَ، ويكفِيكُم اللَّه، فَلا يعْجِزْ أَحَدُكُمْ أنْ يلْهُو بِأَسْهُمِهِ» رواه مسلم.

**1333/49** ـ ئوقبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇكى: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «يات ئاربدا سىلەرگە نۇرغۇنلىغان زېمىنلار ئېچىلىدۇ، اللە سىلەرگە ياردەم بېرىدۇ. سىلەردىن بىرىڭلار مەرگەنلىكنى يېتىلدۈرۈشتە بوشاپ قالمىسۇن!» دېگەنلىگىنى ئاڭلىغان ئىدىم. [مۇسلىمدىن]

1334/50 ـ وعنْهُ أنَّهُ قال: قَال رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ عُلِّمَ الرَّمْيَ ثُمَّ تركَهُ، فَلَيس مِنَّا، أَوْ فقَد عَصى» رواه مسلم.

**1334/50** ـ ئۇقبە ئىبنى ئامىردىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «بىر كىشى قۇرال ئېتىشنى ئۆگىنىپ بولۇپ ئاندىن داۋاملىق مەشىق قىلماي تاشلىۋەتسە ئۇ كىشى بىزنىڭ قاتارىمىزدىن ھېسابلانمايدۇ ياكى گۇناھكار ھېسابلىنىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1335/51 ـ وعنهُ رضي اللَّه عنهُ، قالَ: سمِعْتُ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «إنَّ اللَّه يُدخِلُ بالسهمِ الواحد ثَلاثَة نَفَرٍ الجَنَّةَ: صانِعهُ يحتسِبُ في صنْعتِهِ الخير، والرَّامي بِهِ، ومُنْبِلَهُ، وَارْمُوا وارْكبُوا، وأَنْ ترمُوا أَحَبُّ إِلَيَّ مِنْ أَنْ تَرْكَبُوا. ومَنْ تَرَكَ الرَّميَ بعْد ما عُلِّمهُ رغبَةً عنه. فَإِنَّهَا نِعمةٌ تَركَهَا» أَوْ قال: «كَفرَهَا» رواهُ أبو داودَ.

**1335/51** ـ ئۇقبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «جەزمەن الله تائالا بىر تال ئوقنىڭ سەۋەبى بىلەن، ياخشىلىقنى ئۈمىد قىلىپ ياسىغان كىشى، ئاتقۇچى ۋە يەتكۈزۈپ بەرگۈچى بولۇپ ئۈچ كىشىنى جەننەتكە كىرگۈزىدۇ. سىلەر قورال ئېتىش، ئات مىنىش (يەنى ھازىرقى زاماندىكى قوراللار؛ ماشىنا ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نەرسىلەرنى ھەيدەشمۇ شۇنىڭ قاتارىغا كىرىدۇ) نى مەشىق قىلىڭلار، قورال ئېتىشنى مەشىق قىلغىنىڭلار بىر نەرسە ھەيدەشنى مەشىق قىلغىنىڭلارغا قارىغاندا ياخشىراقتۇر. كىمكى قورال ئېتىشنى ئۆگىنىپ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈپ تاشلىۋەتسە ئۇ چوڭ بىر نېمەتنى تاشلىۋەتكەن بولىدۇ ياكى ئۇ نېمەتكە كاپىر بولغان بولىدۇ» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم. [ئەبۇداۋۇدتىن]

1336/52 ـ وعَنْ سَلَمةَ بن الأكوعِ، رضي اللَّه عنْهُ، قال: مَرَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، على نَفَرٍ ينتَضِلُون، فقال: «ارْمُوا بَنِي إِسْماعيل فَإِنَّ أَبَاكم كان رَامِياً» رواه البخاري.

**1336/52** ـ سەلمە ئىبنى ئەكۋە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئوق ئېتىشتا مۇسابىقىلىشىۋاتقان بىر توپ كىشىلەرنىڭ قېشىدىن ئۆتۈپ ئۇلارغا: «ئى ئىسمائىلنىڭ ئەۋلادلىرى! مەرگەنلىكنى ئۆگىنىڭلار، سىلەرنى بوۋاڭلار ھەقىقەتەن مەرگەن ئىدى» دېدى. [بۇخارىدىن]

1337/53 ـ وعَنْ عمْرو بنِ عبسَةَ، رضي اللَّه عَنْهُ قال: سمِعتُ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، يقولُ: «منْ رَمَى بِسهمٍ في سبيلِ اللَّه فَهُو لَهُ عِدْلُ مُحرَّرةٍ». رواهُ أبو داود، والترمذي وقالا: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1337/53** ـ ئەمر ئىبنى ئەبەسە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «كىم الله نىڭ يولىدا بىر پاي ئوق ئاتسا ئۇنىڭغا بىر قۇل ئازاد قىلغاننىڭ ساۋابى بېرىلىدۇ» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم دېدى. [ ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1338/54 ـ وعَن أَبي يحيى خُريم بن فاتِكٍ، رضي اللَّه عَنْهُ، قال: قال رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ أَنْفَقَ نَفقَةً في سبيلِ اللَّهِ كُتِبَ لَهُ سبْعُمِائَةِ ضِعفٍ» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حَسَنٌ.

**1338/54** ـ ئەبۇيەھيا خۇرەيىم ئىبنى فاتىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى الله نىڭ يولىدا بىر قېتىم چىقىم قىلسا، ئۇ كىشىگە ئۇنىڭ ئەجرى 700 ھەسسىگىچە كۆپەيتىپ بېرىلىدۇ». [تىرمىزىدىن]

1339/55 ـ وعنْ أبي سَعيدٍ، رضي اللّه عَنْهُ، قال: قال رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ما مِنْ عبدٍ يصومُ يوْماً في سبِيلِ اللّهِ إلاَّ باعد اللّه بِذلكَ اليوم وَجْهَهُ عَنِ النَّارِ سبْعِين خَرِيفاً» متفقٌ عليهِ.

**1339/55** ـ ئەبۇسەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر بەندە الله نىڭ يولىدا بىر كۈن روزا تۇتسا الله ئۇ بەندىنى ئاشۇ بىر كۈننىڭ روزىسى بىلەن يەتمىش يىل دوزاختىن يىراق قىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1340/56 ـ وعنْ أبي أُمامةَ، رضي اللّه عنهُ، عَنِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قال: «مَنْ صامَ يَوْماً في سبيل اللّهِ جَعَلَ اللّه بينَهُ وَبيْنَ النَّارِ خَنْدَقاً كَمَا بيْن السَّماءِ والأَرْضِ» رواهُ الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1340/56** ـ ئەبۇئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى الله يولىدا بىركۈن روزا تۇتسا الله ئۇنىڭ بىلەن دوزاخنىڭ ئارىلىقىدا كەڭلىكى ئاسمان ـ زېمىندەك كېلىدىغان بىر بوشلۇقنى قىلىدۇ». [تىرمىزىدىن]

1341/57 ـ وعنْ أبي هُريرة، رضي اللّه عنهُ، قالَ: قال رَسُول اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ ماتَ ولَمْ يَغْزُ، ولَمْ يُحَدِّثْ نَفْسَه بِغزوٍ، ماتَ عَلى شُعْبَةٍ مَنَ النِّفَاقِ» رواهُ مسلمٌ.

**1341/57** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى جىھاد قىلماي ياكى جىھاد قىلىشنى نىيەتمۇ قىلماي ئۆلسە مۇناپىقلارنىڭ سۈپەتلىرىدىن بىر سۈپەت بىلەن ئۆلگەن بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1342/58 ـ وعَن جابِرٍ، رضي اللّه عنْهُ، قالَ: كنَّا مع النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، في غَزَاةٍ فقال: «إنَّ بالمدينةِ لَرِجالاً ما سِرتُمْ مَسيراً، ولا قَطَعْتُمْ وادياً إلاَّ كانُوا معكُم، حبَسهُمُ المَرضُ».

وفي روايةٍ: «حبَسهُمُ العُذْرُ». وفي روايةٍ: «إلاَّ شَرَكُوكُمْ في الأجرِ» رواهُ البخاري من روايةِ أنَسٍ، ورواهُ مسلمٌ من روايةِ جابرٍ واللفظ له.

**1342/58** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىر غازاتتا بىللە ئىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى، «مەدىنىدە كېسەل سەۋەبىدىن قېلىپ قالغان نۇرغۇن كىشىلەر بار، ئۇلار سىلەر قەيەرگە ماڭساڭلار، ھەر قانداق جىلغىلارنى كېسىپ ئۆتسەڭلار، سىلەر بىلەن بىللە بولغاندەك ھېسابلىنىدۇ». يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئۇلار ئەجىردە سىلەر بىلەن شېرىك» دېيىلگەن. [مۇسلىمدىن]

1343/59 ـ وعنْ أبي مُوسى، رضي اللّه عَنْهُ، أنَّ أعْرَابيّاً أتى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقَالَ: يا رسول اللّه، الرَّجُلُ يُقَاتِلُ لِلْمَغْنَمِ، والرَّجُلُ يُقَاتِلُ لِيُذْكَرَ، والرَّجُلُ يُقاتِلُ لِيُرى مكانُهُ؟

وفي روايةٍ: يُقاتلُ شَجاعَةً ويُقَاتِلُ حَمِيَّةً.

وفي روايةٍ: ويُقاتلُ غَضباً، فَمْنْ في سبيل اللّهِ؟ فَقَالَ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ قَاتَلَ لتكُونَ كَلِمَةُ اللّه هِيَ العُلْيا، فَهُوَ في سبيلِ اللّهِ» متفقٌ عليه.

**1343/59** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، يېزىلىق بىر ئەرەب پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئولجا ئېلىش، ياكى تارىختا نام قالدۇرۇپ قويۇش ياكى ئۆزىنى كۆرسىتىپ قويۇش (يەنە بىر رىۋايەتتە باتۇرلۇقنى كۆرسىتىپ قويۇش ياكى گۇرۇھۋازلىق، يەنە بىر رىۋايەتتە بولسا ئاچچىقى ئۈچۈن ئۇرۇش قىلىدىغان كىشىلەر بار دېيىلگەن) ئۈچۈن ئۇرۇشىدۇ. بۇلارنىڭ قايسىسى الله يولىدا ئۇرۇش قىلغان ھېسابلىنىدۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىمكى الله نىڭ سۆزىنى (ئىسلام دىنىنى) ئۈستۈن قىلىش ئۈچۈن ئۇرۇش قىلسا ئۇ الله نىڭ يولىدا ئۇرۇش قىلغان بولىدۇ» دەپ جاۋاب بەردى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1344/60 ـ وعنْ عبد اللَّهِ بن عمرو بنِ العاص، رضي اللَّه عنْهُما، قال: قال رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ما مِنْ غَازِيةٍ، أَوْ سَرِيَّةٍ تَغْزُو، فَتَغْنمُ وتَسْلَم، إلاَّ كانُوا قَدْ تعَجَّلُوا ثُلُثَيْ أجورِهِم، ومَا مِنْ غازِيَةٍ أَوْ سرِيَّةٍ تُخْفِقُ وتُصابُ إلاَّ تَمَّ لهم أُجورُهُمْ» رواهُ مسلمٌ.

**1344/60** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «ئۇرۇش قىلىپ ئولجىغا ئېرىشىپ ساق ـ سالامەت قايتىپ كەلگەن كىشىلەر (ئاخىرەتتە) بېرىلىدىغان ساۋابلىرىنىڭ ئۈچتىن ئىككى ھەسسىسىنى ئالغان بولىدۇ. ئۇرۇش قىلىپ ئولجا ئالماي جاراھەتلىنىپ قايتقان كىشىلەر (ئاخىرەتتە) ساۋابلىرىنى تولۇق ئالىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1345/61 ـ وعنْ أبي أُمامَةَ، رضي اللَّه عنْهُ، أنَّ رَجُلاً قالَ: يا رسولَ اللَّه ائذَن لي في السِّياحةِ. فَقالَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ سِياحةَ أُمَّتي الجِهادُ في سبيلِ اللَّهِ، عَزَّ وجلَّ» رواهُ أبو داود بإسناد جيِّد.

**1345/61** ـ ئەبۇئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا ساياھەت قىلىشقا رۇخسەت بەرسىلە دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەقىقەتەن ئۇممىتىمنىڭ ساياھىتى الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلىشتۇر» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

1346/62 ـ وعَنْ عبدِ اللَّهِ بن عَمْرو بن العاص، رضي اللَّه عنهمَا، عنِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «قَفْلَةٌ كَغزْوةٍ». رواهُ أبو داود بإسناد جيد.

**1346/62** ـ ئابدۇ الله ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئەل ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «ئۇرۇشتىن قايتقانغىمۇ ئۇرۇش قىلغاننىڭ ساۋابى بېرىلىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1347/63 ـ وعن السائب بن يزيد رضي اللَّه عنْهُ، قالَ: لمَّا قدمَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَنْ غَزوةِ تَبُوكَ تَلَقَّاه النَّاسُ، فَتَلَقَّيْتُهُ مع الصِّبيانِ على ثَنِيِّةِ الوَداع. رواه أبو داود بإسناد صَحيحٍ بهذا اللفظ، ورَواه البخاريُّ قال: ذَهَبْنَا نتَلقَّى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مَعَ الصِّبيَانِ إلى ثَنِيَّةِ الوَداع.

**1347/63** ـ سائىب ئىبنى يەزىدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەبۇك ئۇرۇشىدىن قايتىپ كەلگەندە كىشىلەر ئۇنى كۈتۈۋېلىشتى، مەنمۇ ئۇنى كىچىك باللار بىلەن "سەنىيەتۇلۋەدا" دېگەن يەردە كۈتۈۋالدىم. [ئەبۇداۋۇدتىن]

ئىمام بۇخارى قىلغان رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۇتۇۋالغىلى كىچىك باللار بىلەن ”سەنىيەتۇلۋەدا“ دېگەن يەرگە باردۇق.

1348/64 ـ وعَنْ أبي أُمَامَةَ، رضي اللّه عَنْهُ، عَن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «مَنْ لم يغْزُ، أَوْ يُجهِّزْ غَازياً، أَوْ يَخْلُفْ غَازياً في أَهْلِهِ بِخَيرٍ أصابَهُ اللّه بِقَارِعةٍ قَبْلَ يوْمِ القِيامةِ». رواهُ أبو داود بإسناد صحيح.

**1348/64** ـ ئەبۇئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «كىمكى ئۇرۇش قىلمىسا ياكى ئۇرۇشقا چىقماقچى بولغان ئادەمگە تەييارلىق قىلىپ بەرمىسە ياكى ئۇرۇشقا چىقىپ كەتكەن كىشىنىڭ ئورنىدا ئۇنىڭ خوتۇن، باللىقلىرىغا ياردەم قىلمىسا الله تائالا قىيامەت بولۇشتىن ئىلگىرى ئۇ كىشىگە چوڭ بىر مۇسىبەت بېرىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1349/65 ـ وعنْ أنس، رضي اللّه عنْهُ، أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «جاهِدُوا المُشرِكينَ بِأَموالِكُمْ وأَنْفُسِكُم وأَلسِنَتِكُم». رواهُ أبو داود بإسناد صحيح.

**1349/65** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «سىلەر مۇشرىكلار بىلەن ماللىرىڭلار، جانلىرىڭلار ۋە تىللىرىڭلار بىلەن ئۇرۇش قىلىڭلار». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1350/66 ـ وعَنْ أَبي عَمْرو. ويقالُ: أبو حكِيمٍ النُعْمَانِ بنِ مُقَرِّنٍ رضي اللّه عنْهُ قال: شَهِدْتُ رسولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إذا لَمْ يقَاتِلْ مِنْ أَوَّلِ النَّهارِ أَخَّر القِتالَ حَتَّى تَزُولَ الشَّمْسُ، وتَهبَّ الرِّياحُ، ويَنزِلَ النَّصْرُ. رواهُ أبو داود، والترمذي، وقال: حديثٌ حَسَنٌ صحيحٌ.

**1350/66** ـ ئەبۇئەمرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەتىگەندە ئۇرۇشنى قىلمىسا ئۇرۇشنى ھەتتا كۈن تىك قىيىلمىغىچە، شامال چىققۇچە ۋە ياردەم كەلگىچە كېچىكتۈرىدىغانلىقىنى كۆردۈم. [ئەبۇداۋۇد بىلەن تىرمىزىدىن]

1351/67 ـ وعنْ أبي هريْرَةَ رضي اللّه عنهُ، قالَ: قالَ رَسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَتَمَنَّوْا لِقَاءَ العَدُوِّ، واسألوا الله العافية، فإذا لَقِيتُمُوهم، فَاصبِروا» متفق عليه.

**1351/67** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «سىلەر دۈشمەنگە ئۇچرىششنى ئارزۇ قىلماڭلار، ئەگەر سىلەر ئۇلار بىلەن ئۇچرىشىپ قالساڭلار چىداملىق بولۇڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1352/68 ـ وعَنْهُ وعَنْ جابرٍ، رضي اللّه عَنْهُما، أَنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «الحرْبُ خُدْعَةٌ» متفقٌ عليهِ.

**1352/68** ـ ئەبۇھۇرەيرە ۋە جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالاردىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۇرۇش تاكتىكىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

235 ـ باب

## كاپىرلار بىلەن ئۇرۇشۇپ جەڭدە شېھىت بولمىغان، يۇيۇلۇپ نامىزى چۈشۈرۈلىدىغان، ئەمما ئاخىرەتتە شېھىتلەرگە ئوخشاش ئەجرگە ئېرىشىدىغان كىشىلەرنىڭ بايانى توغرىسىدا

1353/1 ـ عنْ أبي هُرَيْرةَ، رضي اللَّه عَنْهُ، قالَ: قالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الشُّهَدَاءُ خَمسَةٌ: المَطعُونُ، وَالمبْطُونُ، والغَرِيقُ، وَصَاحبُ الهَدْمِ وَالشَّهيدُ في سبيل اللَّه» متفقٌ عليهِ.

**1353/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شېھىتلەر بەش تۈرلۈك بولىدۇ، ئۇلار: ساقايمايدىغان يۇقۇملۇق كېسەل بىلەن ئۆلگەن، قورساق ئاغرىقىدا ئۆلگەن، سۇدا ئۆلگەن، تام بېسىۋېلىپ ئۆلگەن، الله يولىدا ئۇرۇشۇپ ئۆلگەن كىشىلەردۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1354/2 ـ وعنهُ قالَ: قالَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ما تَعُدُّونَ الشهداءَ فِيكُم؟ قالُوا: يا رسُولِ اللَّهِ من قُتِل في سبيل اللَّه فَهُو شهيدٌ. قال: «إنَّ شُهَدَاءَ أُمَّتي إذاً لَقلِيلٌ،» قالُوا: فَمنْ يا رسُول اللَّه؟ قال: «منْ قُتِل في سبيلِ اللَّه فهُو شَهيدٌ، ومنْ ماتَ في سبيل اللَّه فهُو شهيدٌ، ومنْ ماتَ في الطَّاعُون فَهُو شَهيدٌ، ومنْ ماتَ في البطنِ فَهُو شَهيدٌ، والغَرِيقُ شَهيدٌ» رواهُ مسلمٌ.

**1354/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر ئاراڭلاردىن قانداق كىشىلەرنى شېھىت دەپ ھېسابلايسىلەر؟» دېۋىدى، ساھابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! الله يولىدا ئۆلتۈرۈلگەن كىشىلا شېھىت، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداقتا مېنىڭ ئۈممىتىمنىڭ شېھىتلىرى ئاز بولۇپ قالامدۇ؟» دېدى. ساھابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! قانداق كىشىلەر شېھىت ھېسابلىنىدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله يولىدا ئۆلتۈرۈلگەن، الله يولىدا ئۆلگەن، ساقايماس يۇقۇملۇق كېسەلدە ئۆلگەن، قورساق ئاغرىقىدا ئۆلگەن، سۇدا ئۆلگەن كىشى شېھىت» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1355/3 ـ وعن عبدِ اللَّهِ بن عمْرو بن العاص، رضي اللَّه عنْهُمَا، قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ قُتِل دُونَ مالِه، فَهُو شهيدٌ» متفقٌ عليه.

**1355/3** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۆز مېلىنى قوغداش يولىدا ئۆلگەن كىشى شېھىتتۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1356/4 ـ وعنْ أبي الأعور سعيدِ بنِ زَيْدِ بنِ عمرو بنِ نُفَيْلٍ، أحدِ العشَرَةِ المشْهُودِ لَهمْ بالجنَّةِ، رضي اللَّه عنْهُمْ، قال: سمِعت رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «منْ قُتِل دُونَ مالِهِ فهُو شَهيدٌ، ومنْ قُتلَ دُونَ دمِهِ فهُو شهيدٌ، ومن قُتِل دُونَ دِينِهِ فَهو شهيدٌ، ومنْ قُتِل دُونَ أَهْلِهِ فهُو شهيدٌ». رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1356/4** ـ جەننەت بىلەن خۇش بېشارەت بېرىلگەن ئون كىشىنىڭ بىرى بولغان سەئىد ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «مېلىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلگەن كىشى شېھىت،

جېنىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلگەن كىشى شېھىت، دىنىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلگەن كىشى شېھىت، ئۆز ئەھلىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلگەن كىشى شېھىتتۇر». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1357/5 ـ وعنْ أبي هُريرة، رضي اللَّه عنْهُ، قالَ: جاء رجُلٌ إلى رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقَال: يا رسول اللَّه أرأيت إنْ جاءَ رَجُلٌ يُريدُ أَخْذَ مالي؟ قال: «فَلا تُعْطِهِ مالكَ» قال: أَرأَيْتَ إنْ قَاتلني؟ قال: «قَاتِلْهُ» قال: أرأيت إن قَتلَني؟ قال: «فَأَنْت شَهِيدٌ» قال: أَرأَيْتَ إنْ قَتَلْتُهُ؟ قال: «هُوَ في النَّارِ» رواهُ مسلمٌ.

**1357/5** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى، بىر ئادەم مېلىمنى ئېلىۋالماقچى بولسا قانداق قىلىدىغانلىقىمنى، دەپ بەرسىلە دېۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مېلىڭنى ئۇنىڭغا بەرمە» دېدى. ئۇ ئادەم: ئەگەر ئۇ مەن بىلەن ئۇرۇشسىچۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەنمۇ ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇشقىن» دېدى. ئۇ كىشى: ئۇ مېنى ئۆلتۈرۈۋەتسىچۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداقتا سەن شېھىت» دېدى. ئۇ كىشى: ئەگەر مەن ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتسەمچۇ؟ دېۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنىڭ ئورنى دوزاختا» دېدى. [مۇسلىمدىن]

## 236 ـ باب

## قۇل ئازاد قىلىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَلا اقْتَحَمَ الْعَقَبَةَ وَمَا أَدْرَاكَ مَا الْعَقَبَةُ فَكُّ رَقَبَةٍ﴾ ﴿ئۇ داۋان ئاشمىدى، داۋان ئېشىشنىڭ نېملىگىنى قانداق بىلەتتىڭ. (داۋان ئېشىش دېگەن) قۇل ئازات قىلماقتۇر﴾[1].

1358/1 ـ وعنْ أبي هُريرةَ، رضي اللَّه عنهُ، قال: قال لي رَسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ أَعْتَقَ رقَبةً مُسْلِمةً أَعْتَقَ اللَّه بِكُلِّ عُضْوٍ مِنْهُ عُضْواً مِنْهُ مِنَ النَّارِ حتى فَرْجَهُ بِفرجِهِ». متفقٌ عليهِ.

**1358/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر كىشى بىر مۇسۇلمان قۇلنى ئازاد قىلسا، اللە ئۇنىڭ ھەر بىر ئەزاسىنىڭ باراۋىرىگە ئۇ كىشىنىڭ ئەزاسىنى دوزاختىن ئازات قىلىدۇ. ھەتتا ئۇ كىشىنىڭ ئەۋرەت ئەزاسىنى ئۇ قۇلنىڭ ئەۋرەت ئەزاسىنىڭ باراۋىرىگە دوزاختىن ئازات قىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1359/2 ـ وعَنْ أَبي ذَرٍّ، رضي اللَّه عنهُ، قالَ: قُلْتُ يا رسُولَ اللَّه، أيُّ الأعْمالِ أفضَلُ؟ قَال: «الإِيمَانُ باللَّه، والجِهادُ في سبيلِ اللَّه» قَالَ: قُلْتُ: أيُّ الرِّقَابِ أفْضَلُ؟ قالَ: «أنْفَسُهَا عِنْد أَهْلِهَا، وَأَكْثَرُهَا ثَمَناً» متفقٌ عليه.

**1359/2** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! ئەمەللەرنىڭ قايسىسى ئەڭ ئەۋزەل؟ دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «اللە غا ئىشىنىپ اللە يولىدا جىھاد قىلىش» دېدى. مەن: قايسى قۇلنى ئازاد قىلىش ئەڭ ئەۋزەل؟ دېۋىدىم، پەيغەمبەر

[1] سۈرە بەلەد 11 ـــ 13 ـ ئايەتكىچە.

ئەلەيھىسسالام: «ئۆز ئىگىسىنىڭ نەزىرىدە ئەڭ ئېسىل ۋە ئۇنىڭ باھاسىمۇ قىممەت بولغىنى» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

237 ـ باب

## قۇللارغا ياخشىلىق قىلىش توغرىسىدا

اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَاعْبُدُوا اللَّهَ وَلا تُشْرِكُوا بِهِ شَيْئاً وَبِالْوَالِدَيْنِ إِحْسَاناً وَبِذِي الْقُرْبَى وَالْيَتَامَى وَالْمَسَاكِينِ وَالْجَارِ ذِي الْقُرْبَى وَالْجَارِ الْجُنُبِ وَالصَّاحِبِ بِالْجَنْبِ وَابْنِ السَّبِيلِ وَمَا مَلَكَتْ أَيْمَانُكُمْ﴾ ﴿اللە غا ئىبادەت قىلىڭلار، ئۇنىڭغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەڭلار، ئاتا ـ ئاناڭلارغا، خىش ـ ئەقرىبالىرىڭلارغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، يېقىندىكى قوشنىغا يىراق قوشنىغا، ياندىكى ھەمراھقا (يەنى سەپەرداشقا، ساۋاقداشقا)، مۇساپىرغا، قول ئاستىڭلاردىكى قۇل ـ چۆرىلەرگە ياخشىلىق قىلىڭلار﴾[1].

1360/1 ـ وعن المَعْرُور بن سُوَيْدٍ قالَ: رأَيْتُ أبا ذَرٍّ، رضِيَ اللَّه عَنْهُ، وعليهِ حُلَّةٌ، وعَلى غُلامِهِ مِثْلُهَا، فَسَأَلْتُهُ عَنْ ذلك، فَذكر أنَّه سَابَّ رَجُلاً على عهْدِ رَسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَعَيَّرَهُ بأُمِّهِ، فَقَال النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّك امْرُؤٌ فِيك جاهِلِيَّةٌ»: هُمْ إِخْوانُكُمْ، وخَوَلُكُمْ، جعَلَهُمُ اللَّه تَحت أَيدِيكُمْ، فَمَنْ كَانَ أَخُوهُ تَحت يَدِهِ فليُطعِمهُ مِمَّا يَأْكلُ، وَلْيُلْبِسْهُ مِمَّا يلبَسُ، ولا تُكَلِّفُوهم مَا يَغْلِبُهُمْ، فإن كَلَّفتُمُوهُم فَأَعِينُوهُم» متفقٌ عليه.

**1360/1** ـ مەئرۇر ئىبنى سۇۋەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇكى: مەن ئەبۇزەرنى ئۈستىگە چىرايلىق تون كىيگەن ھالدا كۆردۈم. ئۇنىڭ خىزمەتكارىنىڭ ئۈچىسىدىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش تون بار ئىكەن. مەن ئۇنىڭدىن بۇ ئىش توغرۇلۇق سورىسام ئۇ ئۆزىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاقتىدا بىر ئادەمنى (قۇلنى) ئۇنىڭ ئانىسىنى تىلغا ئېلىپ تىللىغانلىقىنى، شۇ چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «سەندە جاھىلىيەتنىڭ ئەخلاقى بار ئادەمكەنسەن، قۇللار بولسا اللە سىلەرنىڭ قول ئاستىڭلاردا قىلغان خىزمەتكارىڭلار ھەم ئىنسانىي قېرىنداشلىرىڭلاردۇر. قانداق بىر كىشىنىڭ قېرىندىشى قول ئاستىدا بولۇپ قالسا ئۇنىڭغا ئۆزى يېگەن نەرسىدىن يېگۈزسۇن. ئۆزى كىيگەن نەرسىدىن كىيگۈزسۇن. سىلەر ئۇلارنى كۈچى يەتمەيدىغان ئىشقا بۇيرۇماڭلار. ئەگەر بۇيرۇساڭلار ئۇلارغا ياردەملىشىڭلار» دېگەنلىكىنى سۆزلەپ بەردى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1361/2 ـ وَعَنْ أبي هُريرَةَ، رضي اللَّه عَنْهُ، عَن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: قالَ: «إذا أَتى أَحدَكم خَادِمُهُ بِطَعامِهِ، فَإِنْ لم يُجْلِسْهُ معهُ، فَلْيُناوِلْهُ لُقمةً أَوْ لُقمَتَيْنِ أَوْ أُكلَةً أَوْ أُكلَتَيْنِ، فَإِنَّهُ وليَ عِلاجهُ» رواه البخاري.

**1361/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلارغا خىزمەتكارى تاماقنى ئېلىپ كەلگەندە ئۇنى ئۆزى

---

[1] سۈرە نىسا 36 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بىلەن ئۇلتۇرغۇزمىسىمۇ ئۇنىڭغا بىر ـ ئىككى لوقما ياكى بىر ـ ئىككى چىشلەم سۇنۇپ بەرسۇن. چۈنكى، ئۇ خىزمەتكارنىڭ تاماقنى تەييارلاپ بەرگەن ئەجرى بار ئەمەسمۇ». [بۇخارىدىن]

238 ـ باب

الله نىڭ ۋە خوجايىنىنىڭ ھەققىنى ئادا قىلغان قۇلنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1362/1 ـ عَن ابن عُمَرَ، رضي اللَّه عَنْهُما، أَنَّ رَسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «إنَّ العَبْدَ إذا نَصحَ لِسيِّدِهِ، وَأَحْسَنَ عِبادةَ اللَّهِ، فَلَهُ أَجْرُهُ مرَّتَيْنِ» متفقٌ عليه.

**1362/1** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر قۇل خوجايىنىغا سەمىمىي بولۇش بىلەن بىرگە الله نىڭ ئىبادىتىنى ياخشى قىلسا، ئۇنىڭغا ئىككى ھەسسە ئەجىر بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1363/2 ـ وعَنْ أَبي هُريرَةَ، رضي اللَّه عنهُ، قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «للعبدِ المَمْلُوكِ المُصْلحِ أَجْرَانِ»، والَّذِي نَفسُ أَبي هُرَيرَة بيَدِهِ لَوْلا الجِهَادُ في سَبِيلِ اللَّهِ، والحَجُّ، وبِرُّ أُمِّي، لأَحْبَبتُ أَنْ أَمُوتَ وأَنَا مَمْلوكٌ. متفقٌ عليهِ.

**1363/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياخشى قۇلغا قوش ئەجىر بار» دېگەن ئىدى. ئەبۇھۇرەيرە مۇنداق دېدى: ئەبۇھۇرەيرەنىڭ جېنى ئىلكىدە بولغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەگەر الله يولىدىكى جىھاد قىلىش، ھەج قىلىش، ئانامغا ياخشىلىق قىلىش قاتارلىق ئەمەللەر بولمىغان بولسا ئەلۋەتتە مەن قۇل بولۇپ ئۆلۈشنى ياخشى كۆرەتتىم، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1364/3 ـ وعَنْ أَبي مُوسَى الأَشْعَرِيِّ، رضي اللَّه عنْهُ، قال: قالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «للمَمْلُوكُ الذي يُحْسِنُ عِبَادَةَ رَبِّهِ، وَيُؤَدِّي إِلى سَيِّدِهِ الذي عليهِ مِنَ الحقِّ، والنَّصِيحَةِ، والطَّاعَةِ، أَجْرَانِ» رواهُ البخاريُّ.

**1364/3** ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۆز رەببىنىڭ ئىبادىتىنى ياخشى قىلغان، شۇنداقلا ئۆز خوجايىنىنىڭ ئۆزى ئۈستىدىكى ھەققىنى ئادا قىلغان، سەمىمى بولغان، ئىتائەتچان بولغان قۇلغا قوش ئەجىر بار». [بۇخارىدىن]

1365/4 ـ وعَنْهُ قَالَ: قَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ثلاثةٌ لهُمْ أَجْرانِ: رَجُلٌ مِنْ أَهْلِ الكتاب آمن بنبيِّه وآمنَ بمُحَمدٍ صلى الله عليه وسلم، والعبْدُ المَمْلُوكُ إذا أَدَّى حقَّ اللَّهِ، وَحقَّ مَوَالِيهِ، وَرَجُل كانَتْ لَهُ أَمةٌ فَأَدَّبها فَأَحْسَنَ تَأْدِيبَها، وعلَّمها فَأَحْسَنَ تَعْلِيمَها، ثُمَّ أَعْتَقهَا فَتَزَوَّجَهَا، فَلَهُ أَجْرَان» متفقٌ عليهِ.

**1365/4** ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىككى ھەسسە ئەجىر ئالىدىغان كىشىلەر ئۈچ تۈرلۈك كىشى بولۇپ، ئۇلارنىڭ بىرىنچىسى: ئۆز پەيغەمبىرىگە ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئىمان كەلتۈرگەن ئەھلى

كىتاب، ئىككىنچىسى: الله نىڭ ۋە خوجايىنىنىڭ ھەققىنى ئادا قىلغان قۇل، ئۈچىنچىسى: دېدەكى بار ئادەم بولۇپ دېدەكنى ياخشى تەربىيلەپ، ئىلىم ئۆگىتىپ ئاندىن ئۇنى ئازات قىلىپ نىكاھىغا ئالغان كىشىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 239 ـ باب

### زامان بۇزۇلغاندا ئىبادەت قىلىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1366/1 ـ عنْ مَعقِلِ بن يسارٍ، رضي اللَّه عنْهُ، قَالَ: قال رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «العِبَادَةُ في الهَرْجِ كهِجْرةٍ إلَيَّ» رواهُ مُسْلمٌ.

**1366/1** ـ مەئقىل ئىبنى يەسسار رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «زامان بۇزۇلغاندا قىلىنغان ئىبادەت مەن تەرەپكە ھىجرەت قىلغانغا ئوخشاشتۇر». [مۇسلىمدىن]

## 240 ـ باب

### سودا ـ سېتىقتا، ئېلىم ـ بېرىمدا كەڭچىلىك قىلىشنىڭ پەزىلىتى، قەرزنى ئادا قىلىش ۋە سوئالەشتە ياخشى مۇئامىلىدە بولۇش، ئۆلچەم ۋە تارازىدا ئېغىر بېرىش، كەم بېرىشتىن ساقلىنىش ۋە قول ئىلكىدە بولغان ئادەمنىڭ قىيىنچىلىقى بار ئادەمگە قەرزنىڭ ۋاقتىنى سوزۇپ بېرىش ۋە ياكى كەچۈرۈم قىلىۋېتىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَا تَفْعَلُوا مِنْ خَيْرٍ فَإِنَّ اللَّهَ بِهِ عَلِيمٌ﴾ ﴿ياخشىلىقتىن نېمىنى قىلماڭلار، الله ئۇنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾[1] ﴿وَيَا قَوْمِ أَوْفُوا الْمِكْيَالَ وَالْمِيزَانَ بِالْقِسْطِ وَلا تَبْخَسُوا النَّاسَ أَشْيَاءَهُمْ﴾ ﴿ئى قەۋمىم! سىلەر ئۆلچەمنى توغرا ئۆلچەڭلار، تارازىنى توغرا تارتىڭلار، كىشىلەرگە نەرسىلىرنى كەم بەرمەڭلار، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلىپ يۈرمەڭلار﴾[2] ﴿وَيْلٌ لِلْمُطَفِّفِينَ الَّذِينَ إِذَا اكْتَالُوا عَلَى النَّاسِ يَسْتَوْفُونَ وَإِذَا كَالُوهُمْ أَوْ وَزَنُوهُمْ يُخْسِرُونَ أَلا يَظُنُّ أُولَئِكَ أَنَّهُمْ مَبْعُوثُونَ يَوْمَ يَقُومُ النَّاسُ لِرَبِّ الْعَالَمِينَ﴾ ﴿(ئۆلچەمدە ۋە تارازىدا) كەم بەرگۈچىلەرگە ۋاي! ئۇلار كىشىلەردىن ئۆلچەپ ئالغان چاغدا، تولۇق ئالىدۇ، كىشىلەرگە ئۆلچەم ياكى تارتىپ بەرگەن چاغدا، كەم بېرىدۇ. ئۇلار بۈيۈك بىر كۈندە تىرىلدۈرۈلىدىغانلىقىغا ئىشەنمەمدۇ. ئۇ كۈندە ئىنسانلار ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ ھوزۇرىدا تىك تۇرىدۇ﴾[3].

---

[1] سۈرە بەقەرە 215 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ھۇد 85 ـ ئايەت.
[3] سۈرە مۇتەففىفىن 1 ـــ 6 ـ ئايەتكىچە.

1367/1 ـ وعَنْ أبي هُريرة، رضِيَ اللَّه عنهُ، أنَّ رجُلاً أتى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يتَقاضَاهُ فَأَغْلَظَ لَهُ، فَهَمَّ بِهِ أَصْحابُهُ، فَقَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «دعُوهُ فَإنَّ لِصَاحِبِ الحَقِّ مقَالاً» ثُمَّ قَالَ: «أَعْطُوه سِنًّا مِثْلَ سِنِّهِ» قالوا: يا رسولَ اللَّهِ لا نَجِدُ إلاَّ أَمْثَل مِنْ سِنِّهِ، قال: «أَعْطُوهُ فَإنَّ خَيْرَكُم أَحْسنُكُمْ قَضَاءً» متفقٌ عليه.

**1367/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا قەرز سۈيلەپ كېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قوپاللىق قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى ئۇنىڭغا يوپۇرۇلغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بولدى قىلىڭلار، ھەق ئىگىسىنىڭ دەيدىغان گېپى بولىدۇ، ئۇنىڭغا ئۇنىڭ تۆگىسىنىڭ يېشىدىكى تۆگىنى بېرىڭلار» دېدى. ساھابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىز ئۇنىڭ تۆگىسىدىن ياخشىراق تۆگىنىلا تاپالىدۇق، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى بېرىڭلار، چۈنكى سىلەردىن ياخشى بولغىنىڭلار قەرزنى قايتۇرۇشدا ياخشى بولغىنىڭلاردۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1368/2 ـ وعَنْ جابِرٍ، رضي اللَّه عنْهُ، أن رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «رَحِم اللَّه رجُلا سَمْحاً إذا بَاع، وَإذا اشْتَرى، وَإذا اقْتَضَى». رواه البخاريُّ.

**1368/2** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر نەرسە ساتقاندا ۋە بىر نەرسە ئالغاندا، قەرز سۈيلىگەندە كەڭ قورساق بولغان ئادەمگە الله رەھىم قىلسۇن». [بۇخارىدىن]

1369/3 ـ وعَنْ أبي قَتَادَةَ، رضي اللَّه عَنْهُ، قَالَ: سمِعْتُ رسُول اللَّهِ صَلّى اللَّهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «مَنْ سَرَّهُ أنْ يُنَجِّيَهُ اللَّه مِنْ كُرَبِ يَوْمِ القِيَامَةِ، فَلْيُنَفِّسْ عَنْ مُعْسِرٍ أوْ يَضَعْ عَنْهُ» رواهُ مسلمٌ.

**1369/3** ـ ئەبۇقەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ھەرقانداق بىر كىشىنى الله تائالانىڭ قىيامەتنىڭ كۈندىكى قىيىنچىلىقىدىن قۇتۇلدۇرۇشى خۇشاللاندۇرسا، ئۇ قىيىنچىلىقى بار كىشىدىكى قەرزنى ئېلىشنىڭ ۋاقتىنى كېچىكتۈرۈپ بەرسۇن، ياكى قەرزنى كەچۈرۋەتسۇن» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم. [مۇسلىمدىن]

1370/4 ـ وعنْ أبي هُريرةَ، رضي اللَّه عَنْهُ، أنَّ رَسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «كَانَ رجلٌ يُدايِنُ النَّاسَ، وَكَان يَقُولُ لِفَتَاهُ: إذا أَتَيْتَ مُعْسِراً فَتَجاوزْ عَنْهُ، لَعلَّ اللَّه أنْ يَتجاوزَ عنَّا فَلقِيَ اللَّه فَتَجاوَزَ عنْهُ» متفقٌ عَليهِ.

**1370/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەرگە قەرز بېرىپ تۇرىدىغان بىر ئادەم بولۇپ ئۇ خىزمەتكارىغا (قەرز سۈيلەپ بارغاندا) ئەگەر قىيىنچىلىقى بار ئادەمنىڭ قېشىغا بارساڭ ئۇنىڭدىن قەرزنى كەچۈرۋەت، الله مۇ بىزنى كەچۈرۋەتسە ئەجەب ئەمەس دەيتتى. كېيىن ئۇ كىشى الله غا ئۇچراشقاندا الله ئۇنىڭ گۇناھلىرىنى كەچۈرۋەتتى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1371/5 ـ وعَنْ أبي مسْعُودٍ البدْرِيِّ، رضي اللَّه عنْهُ، قَال: قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «حُوسب رَجُلٌ مِمَّنْ كَانَ قبلكم فَلَمْ يُوجدْ لَهُ مِنَ الخَيْرِ شَيْءٌ، إلاَّ أَنَّهُ كَان يُخَالِطُ النَّاس، وَكَانَ مُوسِراً، وَكَانَ يأْمُرُ غِلْمَانَه أن يَتَجَاوَزُوا عن المُعْسِرِ. قال اللَّه، عزَّ وجَلَّ: «نَحْنُ أحقُّ بِذَلكَ مِنْهُ، تَجاوَزُوا عَنْهُ» رواه مسلمٌ.

1371/5 ـ ئەبۇمەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن بىر كىشىدىن ھېساب ئېلىنىدىغان چاغدا ھېچ قانداق ياخشى ئەمەلى تېپىلماپتۇ. پەقەت ئۇ خىزمەتكارلىرىنى كەمبەغەللەردىكى قەرزلىرىنى كەچۈرىۋېتىشكە بۇيرىيدىكەن، الله ئەززە ۋەجەل، بۇنداق كەچۈرىۋېتىشكە بىز ئۇنىڭدىنمۇ لايىق، ئۇ ئادەمنىڭ گۇناھىنى كەچۈرىۋېتىڭلار دەپتۇ». [مۇسلىمدىن]

1372/6 ـ وعنْ حُذَيْفَةَ، رضي اللَّه عنْهُ، قَالَ: «أُتِي اللَّه تَعالى بِعَبْد من عِبَادِهِ آتاهُ اللَّه مَالاً، فَقَالَ لَهُ: ماذَا عمِلْتَ في الدُّنْيَا؟ قَالَ: وَلا يَكْتُمُونَ اللَّه حديثاً قَال: يَاربِّ آتَيْتَنِي مالَكَ فَكُنْتُ أُبايعُ النَّاسَ، وَكَانَ مِنْ خُلُقي الجوازُ، فكُنْتُ أَتَيَسرُ عَلى المُوسِرِ، وأُنْظِرُ المُعْسِر. فَقَالَ اللَّه تَعَالى: «أَنَا أَحقُّ بذا مِنْكَ، تجاوزُوا عَنْ عبْدِي» فقال عُقْبَةُ بنُ عامرٍ، وأَبو مَسْعُودٍ الأَنصاريُّ، رَضِيَ اللَّه عنْهُما: هكذا سَمِعْنَاهُ مِنْ في رَسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. رواهُ مسلمٌ.

1372/6 ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. الله تائالانىڭ ئالدىغا الله مال بەرگەن بەندىلىرىدىن بىر بەندە كەلتۈرۈلدى، الله ئۇنىڭغا: «دۇنيادا نىمە ئىش قىلدىڭ؟» دېدى. ھۇزەيفە بۇ رىۋايەتنى سۆزلەۋېتىپ ئۇلار الله دىن بىرەر سۆزنىمۇ يوشۇرالمايدۇ دېگەننى قوشۇپ قويدى. ئۇ بەندە: ئى رەببىم! سەن ماڭا مىلىڭدىن بەردىڭ. مەن كىشىلەر بىلەن سودا قىلىشاتتىم، باشقىلاردىكى ھەققىمنى ئۇلارغا ئۆتۈنۈپ بېرىش مېنىڭ ئەخلاقىم ئىدى. مەن بايلارغا ئاسانلىق يارىتىپ، قىيىنچىلىقى بار كىشىلەرگە قەرزىنىڭ ۋاقتىنى سۇرۇپ بېرەتتىم، دېدى. الله تائالا: «مەن بۇنداق قىلىشقا سېنىڭدىنمۇ ھەقلىقراق، بۇ بەندەمدىن ئۆتۈپ كېتىڭلار» دېدى.

ئۇقبە ئىبنى ئامىر بىلەن ئەبۇمەسئۇدىل ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئىككىسى: بىزمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاغزىدىن مۇشۇنداق ئاڭلىغان ئىدۇق، دېدى. [مۇسلىمدىن]

1373/7 ـ وعنْ أبي هُريرَةَ، رضي اللَّه عنْه، قَالَ: قَالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «من أَنْظَر مُعْسِراً أَوْ وَضعَ لَهُ، أظلَّهُ اللَّه يَوْمَ القِيامَةِ تَحْتَ ظِلِّ عَرْشِهِ يَوْمَ لا ظِلَّ إلاَّ ظِلُّهُ». رواهُ الترمذيُّ وقَال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

1373/7 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر كىشى قىيىنچىلىقى بار ئادەمگە قەرزىنىڭ ۋاقتىنى سۇرۇپ بەرسە ياكى كەچۈرۋەتسە، الله قىيامەت كۈنى الله ئۆزىنىڭ سايىسىدىن باشقا سايا يوق كۈندە ئۇ كىشىگە ئەرشىنىڭ ئاستىدىن سايە بېرىدۇ». [تىرمىزىدىن]

1374/8 ـ وعَنْ جابرٍ، رضي اللَّه عَنْهُ، أَنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، اشْتَرى مِنْهُ بَعِيراً، فَوَزَنَ لَهُ، فَأَرْجَحَ متفقٌ عليه.

**1374/8** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جابىردىن بىر تۆگە سېتىۋېلىپ (ئۇنىڭ پۇلىغا ئالتۇن ياكى كۈمۈش بەرمەكچى بولۇپ) ئېغىرراق جىڭلاپ بەردى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس].

**1375/9** ـ وعنْ أبي صَفْوَان سُوَيْدِ بنِ قَيْس، رضي اللَّه عنهُ، قَالَ: جَلَبْتُ أنَا ومَخْرمَةُ الْعبدِيُّ بَزًّا مِنْ هَجَر، فَجاءَنَا النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَسَاومنَا بسراويلَ، وَعِنْدِي وَزَّانٌ يزنُ بالأجْرِ، فَقَالَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لِلْوَزَّانِ: «زِنْ وَأرْجِحْ» رواهُ أبو داودَ، والترمذيُّ وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1375/9** ـ ئەبۇسەفۋان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن مەخرەمەتۇل ئەبدىي بىلەن ھەجەر دېگەن شەھەردىن كىيىم ئېلىپ كەلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنىڭ يېنىمىزغا كېلىپ بىر ئىشتاننى سودىلاشتى. مېنىڭ مەندىن ھەق ئېلىپ ماڭا (كىيىم سېتىۋالغۇچىلارنىڭ ئالتۇن ـ كۈمۈش ۋە باشقا نەرسىلەرنى) تارازا تارتىپ بېرىدىغان بىر ئادىمىم بار ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تارازىچىغا: «ئېغىرراق تارت» دېدى [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن].

## ئىلىم ھەققىدە

### 241 ـ باب

### ئىلىمنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَقُلْ رَبِّ زِدْنِي عِلْماً﴾ ﴿ئى پەرۋەردىگارىم! ئىلىمىنى زىيادە قىلغىن﴾[1] ﴿قُلْ هَلْ يَسْتَوِي الَّذِينَ يَعْلَمُونَ وَالَّذِينَ لا يَعْلَمُونَ﴾ ﴿ئېيتقىنكى: بىلىدىغانلار بىلەن بىلمەيدىغانلار باراۋەر بولامدۇ؟﴾[2] ﴿يَرْفَعِ اللَّهُ الَّذِينَ آمَنُوا مِنْكُمْ وَالَّذِينَ أُوتُوا الْعِلْمَ دَرَجَاتٍ﴾ ﴿الله سىلەردىن ئىمان ئېيتقانلار ۋە ئىلىم بېرىلگەنلەرنى بىر قانچە دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرىدۇ﴾[3] ﴿إِنَّمَا يَخْشَى اللَّهَ مِنْ عِبَادِهِ الْعُلَمَاءُ﴾ ﴿الله نىڭ بەندىلىرى ئىچىدە الله دىن پەقەت ئالىملارلا قورقىدۇ﴾[4].

**1376/1** ـ وعَنْ مُعاوِيةَ، رضي اللَّه عنْهُ، قال: قَال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ يُرِدِ اللَّه بِهِ خيْراً يُفَقِّهْهُ في الدِّينِ» متفقٌ عليه.

**1376/1** ـ مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله بىراۋغا ياخشىلىق قىلىشنى خالىسا، ئۇنى دىندا ئالىم قىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

[1] سۈرە تاھا 114 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە زۇمەر 9 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە مۇجادەلە 11 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە فاتىر 28 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

1377/2 ـ وعنْ ابنِ مسْعُودٍ، رضي اللَّه عنْه، قَال: قَال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا حَسَدَ إلاَّ في اثْنَتَيْنِ: رَجُلٌ آتَاهُ اللَّه مَالاً فَسلَّطهُ عَلى هلَكَتِهِ في الحَقِّ، ورَجُلٌ آتاهُ اللَّه الحِكْمَةَ فهُوَ يَقْضِي بِهَا، وَيُعَلِّمُهَا» مُتَّفَقٌ عَلَيهِ. والمرادُ بالحسدِ الْغِبْطَةُ، وَهُوَ أنْ يتَمنَّى مثْلَهُ.

**1377/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «پەقەت ئىككى خىل كىشىگىلا ھەسەت قىلىشقا بولىدۇ. بىرى الله مال بەرگەن، ئۇ مالنى ھەق يولغا ئىشلىتىشكە نىسىپ قىلغان كىشى. يەنە بىرى، الله ئىلىم ئاتا قىلىپ شۇ ئىلىم بىلەن ھەق ـ ناھەقنى ئايرىيدىغان ۋە ئۇنى باشقىلارغا ئۆگىتىدىغان كىشى» (بۇ يەردە دېيىلگەن ھەسەت قىلىش ئۇنىڭدا بولماي مەندە بولسا بوپتىكەن دېيىش بولماستىن بەلكى مەندىمۇ بولسىچۇ) [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1378/3 ـ وعَنْ أبي مُوسى، رضي اللَّه عنْهُ، قال: قَالَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَثَلُ مَا بعثَنِي اللَّه بِهِ مِنَ الهُدى والْعِلْمِ كَمَثَل غَيْثٍ أصاب أرْضاً، فَكَانَتْ مِنْهَا طَائفَةٌ طَيِّبَةٌ قَبِلَتِ المَاءَ فَأنْبَتَتِ الْكَلأَ، وَالْعُشْبَ الْكَثِيرَ، وَكَانَ مِنْهَا أجَادِبُ أمسَكَتِ المَاءَ، فَنَفَعَ اللَّه بِهَا النَّاسَ، فَشَرِبُوا مِنْهَا وَسَقَوْا وزَرَعُوا، وأصَاب طَائفَةً مِنْهَا أُخْرى إنَّما هِي قِيعانٌ، لا تُمْسِكُ مَاءً، ولاتُنْبِتُ كَلأً، فَذلكَ مثَلُ منْ فَقُهَ في دِينِ اللَّهِ، وَنَفَعَهُ ما بَعَثَنِي اللَّه بِهِ فَعلِمَ وَعلَّمَ، وَمَثَلُ منْ لَمْ يَرْفَعْ بِذلكَ رأساً، ولَمْ يَقْبَلْ هُدَى اللَّهِ الَّذي أُرْسِلْتُ بِهِ» متفقٌ عليه.

**1378/3** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەقىقەتەن الله مەن بىلەن ئەۋەتكەن ھىدايەت ۋە ئىلىم زېمىندا چۈشكەن يامغۇرغا ئوخشايدۇ. ئۇ زېمىننىڭ ئىچىدە بىر قىسىم مۇنبەت يەر بولۇپ، ئۇ سۇنى قوبۇل قىلىدۇ. ئاندىن نۇرغۇن ئۆسۈملۈك ۋە ئوت ـ چۆپلەرنى ئۇندۇرىدۇ. ئۇ زېمىننىڭ ئىچىدە قاتتىق يەرمۇ بار بولۇپ سۇنى سىڭدۈرۈۋەتمەي ساقلايدۇ. ئاندىن الله ئۇ سۇ بىلەن كىشىلەرنى مەنپەئەتلەندۈرىدۇ. كىشىلەر سۇنى ئىچىدۇ. زىرائەتلىرىنى سۇغۇرىدۇ. ئۇ زېمىننىڭ ئىچىدە يەنە بىر قىسىم شورلۇق يەر بولۇپ ئۇ، سۇنى تۇتۇپ قالالمايدۇ. ئۆسۈملۈكلەرنىمۇ ئۇندۇرەلمەيدۇ.

بىرىنچىسى: الله نىڭ دىنىدا ئالىم بولغان ۋە الله ئەۋەتكەن نەرسىلەر بىلەن پايدىلانغان، ئۆگەنگەن ۋە ئۆگەتكەن كىشىنىڭ مىسالى[1] ئىككىنچىسى: الله ماڭا ئەۋەتكەن ئاشۇ ھەقىقەتنى (كىشىلەرگە يەتكۈزگەن) لېكىن ئۆزى ئەمەل قىلمىغان كىشىنىڭ مىسالى[2] ئۈچىنچىسى: مەن ئارقىلىق ئەۋەتىلگەن الله نىڭ ھىدايىتىنى قوبۇل قىلمىغان كىشىنىڭ مىسالىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1379/4 ـ وعَنْ سَهْلِ بن سعدٍ، رضي اللَّه عنْهُ، أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ لِعَليٍّ، رضي اللَّه عنْهُ: «فو اللَّهِ لأنْ يهْدِيَ اللَّه بِكَ رجُلاً واحِداً خَيْرٌ لكَ من حُمْرِ النَّعم» متفقٌ عليهِ.

**4/1379** ـ سەھل ئىبنى سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا: «الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، الله نىڭ سەن

[1] مۇنبەت يەر بۇنىڭ مىسالى.
[2] قاتتىق يەر بۇنىڭ مىسالى.

ئارقىلىق بىر كىشىنى ھىدايەت قىلغىنى، سەن ئۈچۈن قىزىل تۆگىدىنمۇ[1] ياخشىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1380/5 - وعن عبدِ اللَّه بن عمرو بن العاص، رضي اللَّه عنهُما، أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «بلِّغُوا عَنِّي ولَوْ آيَةً، وحَدِّثُوا عنْ بني إسْرَائيل وَلا حَرجَ، ومنْ كَذَب علَيَّ مُتَعمِّداً فَلْيتَبَوَّأْ مَقْعَدهُ من النَّار» رواه البخاري.

**1380/5** - ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەندىن بىر ھەدىس بولسىمۇ يەتكۈزۈڭلار. بەنى ئىسرائىلنىڭ قىسسىلىرىنى (يالغان بولمىسىلا ئىبرەت يۈزىسىدىن) سۆزلەپ بېرىۋېرىڭلار. كىمكى قەستەن مەن دېمىگەننى مېنى دېدى دەپ يالغان ئېيتسا، ئۇ جايىنى دوزاختىن تەييارلىۋالسۇن». [بۇخارىدىن]

1381/6 - وعنْ أبي هُريرةَ، رضي اللَّه عَنْهُ، أنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قالَ: «ومَنْ سلَك طرِيقاً يَلْتَمِسُ فِيهِ عِلْماً، سهَّلَ اللَّه لَهُ بِهِ طَرِيقاً إلى الجَنَّةِ» رواهُ مسلمٌ.

**1381/6** - ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئىلىم تەلەپ قىلىش يولىدا ماڭسا، اللە ئۇنىڭغا جەننەتنىڭ يولىنى ئاسان قىلىپ بېرىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1382/7 - وعَنهُ، أيضاً، رضي اللَّه عنْه أنَّ رَسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «مَنْ دعا إلى هُدىً كانَ لهُ مِنَ الأَجْر مِثلُ أُجورِ منْ تَبِعهُ لا ينْقُصُ ذلكَ من أُجُورِهِم شَيْئاً» رواهُ مسلمٌ.

**1382/7** - ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ھىدايەتكە چاقىرسا ئۇ ئادەمگە شۇ ھىدايەتكە ئەگەشكەن ئادەمنىڭ ئەجرىدىن ھېچنېمە كېمەيتىلمەستىن ئەگەشكۈچىگە ئوخشاش ئەجىر بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1383/8 - وعنْهُ قال: قَالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إذا ماتَ ابْنُ آدَمَ انْقَطَع عَملُهُ إلاَّ مِنْ ثَلاثٍ: صَدَقَةٍ جارية، أَوْ عِلمٍ يُنْتَفَعُ بِهِ، أَوْ وَلدٍ صالحٍ يدْعُو لَهُ» رواهُ مسلمٌ.

**1383/8** - ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېيدۇ: ئەگەر ئىنسان ئۆلسە، ئۇنىڭ ئۈچ خىل ئەمەلىدىن باشقا ئەمەلى ئۈزۈلۈپ قالىدۇ. بىرىنچى، ساۋابى يېتىپ تۇرىدىغان سەدىقە جارىيە (مەسچىت، مەكتەپ سالغانغا ئوخشاش ساۋابى يېتىپ تۇرىدىغان سەدىقە). ئىككىنچى، مەنپەئەت قىلىدىغان ئىلىم (ئۇنى باشقىلارغا ئۆگىتىش). ئۈچىنچى، ئۆزى ئۈچۈن دۇئا قىلىپ تۇرىدىغان ياخشى بالىنى تەربىيىلەپ قويۇش. [مۇسلىمدىن]

1384/9 - وَعنْهُ قَالَ: سمِعْتُ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «الدُّنْيَا ملْعُونَةٌ، ملْعُونٌ ما فِيهَا، إلاَّ ذِكرَ اللَّه تَعَالى، وما والاَهُ، وعَالماً، أَوْ مُتَعلِّماً» رواهُ الترمذيُّ وقال: حديثٌ حسنٌ. قولهُ» وَمَا وَالاهُ» أي: طاعةُ اللّه.

---

[1] بۇ ئەرەبلەر ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان قىممەتلىك تۆگىدۇر

**1384/9** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ئاگاھ بولۇڭلار! ھەقىقەتەن دۇنيانىڭ قىممىتى يوقتۇر، دۇنيادىكى نەرسىلەرنىڭمۇ قىممىتى يوقتۇر. پەقەت الله نىڭ زىكرى ۋە تائەت ـ ئىبادىتى ئۆگەتكۈچى ۋە ئۆگەنگۈچىلەرلا بۇنىڭ سىرتىدا». [تىرمىزىدىن]

1385/10 ـ وَعَنْ أنسٍ، رضي اللّه عنْهُ قالَ: قَالَ رَسُولُ اللّهِ، صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَن خرَج في طَلَبِ العِلمِ، كان في سَبيلِ اللّهِ حتى يرجِعَ» رواهُ الترْمِذيُّ وقال: حديثٌ حَسَنٌ.

**1385/10** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئىلىم تەلەپ قىلىپ چىقسا، تاكى قايتىپ كەلگىچە الله يولىدا بولغان بولىدۇ». [تىرمىزىدىن]

1386/11 ـ وعَنْ أبي سَعيدٍ الخدْرِيِّ، رضي اللّه عَنْهُ، عَنْ رسُولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لَنْ يَشبَعَ مُؤمِنٌ مِنْ خَيْرٍ حتى يكون مُنْتَهَاهُ الجَنَّةَ». رواهُ الترمذيُّ، وقَالَ: حديثٌ حسنٌ.

**1386/11** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۆمىن ياخشى ئىشلارغا (ئىلىم شۇ ياخشى ئىشلارنىڭ بىرى) تاكى جەننەتكە يەتمىگىچە تويمايدۇ». [تىرمىزىدىن]

1387/12 ـ وعَنْ أبي أُمَامة، رضي اللّه عنْهُ، أنَّ رَسُول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «فضْلُ الْعالِمِ على الْعابِدِ كَفَضْلِي على أدْنَاكُمْ» ثُمَّ قال: رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ اللّه وملائِكَتَهُ وأَهْلَ السَّمواتِ والأرضِ حتَّى النَّمْلَةَ في جُحْرِهَا وحتى الحُوتَ لَيُصَلُّونَ عَلى مُعلِّمِي النَّاسِ الخَيْرْ» رواهُ الترمذي وقالَ: حَديثٌ حَسنٌ.

**1387/12** ـ ئەبۇئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئالىمنىڭ ئابىدتىن (ئىبادەت قىلغۇچى) ئارتۇقچىلىقى، مېنىڭ سىلەرنىڭ ئەڭ تۆۋەن كىشىڭلاردىن ئارتۇق بولغىنىمغا ئوخشاشتۇر، الله ۋە الله نىڭ پەرىشتىلىرى ئاسمان ـ زېمىن ئەھلى ھەتتا ئۇۋىسىدىكى چۈمۈلە ۋە بېلىقلارمۇ ياشخى ئىلىم ئۆگەتكۈچىلەرگە رەھمەت ۋە سالام يوللايدۇ». [تىرمىزىدىن]

1388/13 ـ وَعَنْ أبي الدَّرْداءِ، رضي اللّه عَنْهُ، قَال: سمِعْتُ رَسُولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، يقولُ: «منْ سلك طَرِيقاً يَبْتَغِي فِيهِ علْماً سهَّل اللّه لَه طَرِيقاً إلى الجنةِ، وَإنَّ الملائِكَةَ لَتَضَعُ أَجْنِحَتَهَا لِطالب الْعِلْمِ رِضاً بِما يَصْنَعُ، وَإنَّ الْعالِمِ لَيَسْتَغْفِرُ لَهُ منْ في السَّمَواتِ ومنْ في الأرْضِ حتَّى الحِيتانُ في الماءِ، وفَضْلُ الْعَالِمِ على الْعابِدِ كَفَضْلِ الْقَمر عَلى سائر الْكَوَاكِبِ، وإنَّ الْعُلَماءَ وَرَثَةُ الأنْبِياءِ وإنَّ الأنْبِياءَ لَمْ يُورِّثُوا دِينَاراً وَلا دِرْهَماً وإنَّما ورَّثُوا الْعِلْمَ، فَمنْ أَخَذَهُ أَخَذَ بِحظٍّ وَافِرٍ». رواهُ أبو داود والترمذيُّ.

**1388/13** ـ ئەبۇدەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كىمكى ئىلىم تەلەپ قىلىش يولىدا ماڭسا، الله ئۇنىڭغا جەننەت يولىنى ئاسان قىلىپ بېرىدۇ. پەرىشتىلەر ئىلىم ئوقۇغۇچىنىڭ ئىشىدىن رازى بولۇپ

قاناتلىرىنى يېيىپ بېرىدۇ. ئالىم ئۈچۈن ئاسمان - زېمىندىكى مەخلۇقلار، ھەتتا سۇدىكى بېلىقلارمۇ مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ. ئالىمنىڭ ئابىدتىن ئارتۇقلىقى 14 كۈنلۈك تولۇن ئاينىڭ باشقا يۇلتۇزلاردىن نۇرلۇق بولغىنىغا ئوخشاشتۇر. ئالىملار پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋارىسلىرىدۇر، ھەقىقەتەن پەيغەمبەرلەر ئالتۇن ـ كۈمۈش مىراس قالدۇرمىغان، بەلكى ئىلىمنى مىراس قالدۇرغان. كىمكى ئىلىم ئالسا تولۇق نېسۋىگە ئېرىشكەن بولىدۇ». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1389/14 ـ وعنِ ابن مسْعُودٍ، رضي اللَّه عنْهُ، قال: سمِعْتُ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «نَضَّرَ اللَّه امْرءاً سمِع مِنا شَيْئاً، فبَلَّغَهُ كما سَمعَهُ فَرُبَّ مُبَلَّغٍ أَوْعى مِنْ سَامِعٍ». رواهُ الترمذيُّ وقال: حديثٌ حَسنٌ صَحيحٌ.

**1389/14** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «الله بىر كىشىنىڭ يۈزىنى يورۇق قىلسۇنكى ئۇ بىزدىن بىرەر نەرسىنى ئاڭلىسا، ئۇنى خۇددى ئاڭلىغىنىدەك ئەينەن يەتكۈزىدۇ. يەتكۈزۈلگەن نۇرغۇن كىشىلەر باركى، ئۇلار ئۇنى ئاڭلىغۇچىلاردىنمۇ بەكرەك چۈشىنىدىغان بولۇپ قېلىشى مۇمكىن». [تىرمىزىدىن]

1390/15 ـ وعن أَبي هُريرةَ، رضي اللَّه عنْهُ، قال: قال رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ سُئِل عنْ عِلمٍ فَكَتَمَهُ، أُلجِم يَومَ القِيامةِ بِلِجامٍ مِنْ نَارٍ». رواهُ أَبو داود والترمذي، وقال: حديثٌ حسنٌ.

**1390/15** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىلىدىغان بىلىمىنى سورىغان ئادەمدىن يوشۇرسا، قىيامەتتە ئۇنىڭغا ئوتتىن يۈگەن سېلىنىدۇ». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1391/16 ـ وعنه قال: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ تَعلَّمَ عِلماً مِما يُبتَغَى بِهِ وَجْهُ اللَّهِ عز وَجَلَّ لا يَتَعلَّمُهُ إلا ليصِيبَ بِهِ عرضاً مِنَ الدُّنْيا لَمْ يجِدْ عَرْفَ الجَنَّةِ يومْ القِيامةِ» يعني: ريحها، رواه أبو داود بإسناد صحيح.

**1391/16** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى الله رازىلىقى ئۈچۈن تەلەپ قىلىنىدىغان ئىلىمنى، دۇنياۋى غەرەز ئۈچۈن ئۆگەنسە، قىيامەت كۈنى جەننەتنىڭ پۇرىقىنىمۇ پۇريالمايدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1392/17 ـ وعنْ عبدِ اللَّه بن عمرو بن العاص رضي اللَّه عَنهُما قال: سمِعتُ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقول: «إنَّ اللَّه لا يقْبِض العِلْم انْتِزَاعاً ينْتزِعُهُ مِنَ النَّاسِ، ولكِنْ يقْبِضُ العِلْمَ بِقَبْضِ العُلَماءِ حتَّى إذا لَمْ يُبْقِ عالماً، اتَّخَذَ النَّاسُ رُؤوساً جُهَّالاً فَسئِلُوا، فأَفْتَوْا بغَيْرِ علمٍ، فَضَلُّوا وأَضَلُّوا» متفقٌ عليه.

**1392/17** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «الله ئىلىمنى كىشىلەردىن يۇلۇپ ئالغاندەك ئالمايدۇ. بەلكى ئالىملارنى ئېلىپ كېتىش ئارقىلىق ئېلىپ كېتىدۇ. ھەتتا الله بىرەر ئالىمنىمۇ قويمىغاندا كىشىلەر ئۆزلىرىگە بىلىمسىز نادانلارنى باشلىق قىلىۋالىدۇ. ئۇلاردىن

سورالسا، ئۇلار بىلمىسىز ھالدا يەتتۇا بېرىدۇ. نەتىجىدە ئۆزىمۇ ئازىدۇ ۋە باشقىلارنىمۇ ئازدۇرىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 242 ـ باب

### الله غا ھەمدۇ ۋە شۈكرى ئېيتىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَاذْكُرُونِي أَذْكُرْكُمْ وَاشْكُرُوا لِي وَلا تَكْفُرُونِ﴾ ﴿مېنى (تائەت ـ ئىبادەت بىلەن) ياد ئېتىڭلار، (مېنى ياد ئەتسەڭلەر) مەنمۇ سىلەرنى (ساۋاب بېرىش بىلەن، مەغپىرەت قىلىش بىلەن) ياد ئېتىمەن. ماڭا شۈكۈر قىلىڭلار، ناشۈكۈرلۈك قىلماڭلار﴾[1] ﴿لَئِنْ شَكَرْتُمْ لأَزِيدَنَّكُمْ﴾ ﴿نېمىتىمگە شۈكۈر قىلساڭلار، (ئۇنى) تېخىمۇ زىيادە قىلىمەن﴾[2] ﴿وَقُلِ الْحَمْدُ لِلَّهِ﴾ ﴿ئېيتقىنكى جىمى ھەمدۇ سانا الله غا خاستۇر﴾[3] ﴿وَآخِرُ دَعْوَاهُمْ أَنِ الْحَمْدُ لِلَّهِ رَبِّ الْعَالَمِينَ﴾ ﴿ئۇلارنىڭ دۇئاسىنىڭ ئاخىرى: »جىمى ھەمدۇ سانا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى الله غا خاستۇر» دېيىشتىن ئىبارەتتۇر﴾[4].

1393/1 ـ وعن أبي هُرَيْرة، رضي اللَّه عنْهُ، أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أُتي لَيْلَةَ أُسْرِيَ بِهِ بِقَدَحَيْن مِن خَمْر ولَبن، فنظَرَ إلَيْهِما فأَخذَ اللَّبَنَ، فَقَالَ جبريلُ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الحمْدُ للَّهِ الَّذي هَداكَ للفِطْرةِ لوْ أَخَذْتَ الخَمْرَ غَوتْ أُمَّتُكَ» رواه مسلم.

**1393/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاسمانغا ئېلىپ چىقىلغان كېچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سۈت ۋە شارابتىن ئىككى قەدەھ كەلتۈرۈلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا قاراپ سۈتنى ئالدى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام: «سېنى ساغلام تەبىئەتكە باشلىغان الله غا ھەمدۇ بولسۇنكى، ئەگەر شارابنى ئالغان بولساڭ، ئۇممىتىڭ ئېزىپ كەتكەن بولاتتى» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1394/2 ـ وعنْهُ عنْ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «كُلُّ أَمْرٍ ذِي بال لا يُبْدأُ فيه ب: الحمد للَّه فَهُوَ أَقْطَع» حديثٌ حسَنٌ، رواهُ أبو داود وغيرُهُ.

**1394/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر قانداق ئىش الله غا ھەمدۇ ئېيتىش بىلەن باشلانمايدىكەن ئۇنىڭ ئاخىرى ئۈزۈك بولىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1395/3 ـ وعَن أَبي مُوسى الأشعريَّ رضي اللَّه عنْهُ، أنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذا ماتَ ولَدُ العبْدِ قال اللَّه تعالى لملائِكَتِهِ: قَبضْتُمْ ولَدَ عبْدِي؟ فيقولُون: نَعمْ، فَيقولُ: قبضتُم ثَمرةَ فُؤَادِهِ؟

[1] سۈرە بەقەرە 152 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ئىبراھىم 7 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئىسرا 111 ـ ئايەت.
[4] سۈرە يۇنۇس 10 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

فيقولون: نَعَمْ، فيقولُ: فَمَاذَا قال عَبْدي؟ فيقولون: حمِدكَ واسْتَرْجَع، فَيقُولُ اللَّه تَعالى: ابْنُوا لِعَبْدِي بيْتاً في الجَنَّةِ، وسَمُّوهُ بَيْتَ الحمْدِ» رواهُ الترمذي وقالَ: حديثٌ حسنٌ.

**1395/3** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر بىرەر بەندىنىڭ بالىسى ئۆلسە، الله پەرىشتىلەرگە: ''بەندەمنىڭ بالىسىنىڭ جېنىنى ئالدىڭلارمۇ؟'' دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ھەئە، دەيدۇ. الله: ''بەندەمنىڭ يۈرەك پارىسىنى ئېلىۋالدىڭلارمۇ؟'' دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ھەئە، دەيدۇ. الله: ''بەندەم نېمە دېدى؟'' دەپ سورايدۇ. پەرىشتىلەر: ساڭا ھەمدى ئېيتىپ ''ئىننا لىللاھى ۋە ئىننا ئىلەيھى راجىئۇن''[1] دېگەن ئايەتنى ئوقۇدى، دەيدۇ. الله: ''ئۇنداق بولسا بەندەمگە جەننەتتىن بىر ئۆي ياساپ ئۇنى شۈكۈر قىلغۇچىلارنىڭ ئۆيى'' دەپ ئاتاڭلار، دەيدۇ». [تىرمىزىدىن]

1396/4 ـ وعنْ أَنَسَ رضي اللَّه عنهُ قال: قال رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنَّ اللَّه لَيرضي عنِ العبْدِ يَأْكُلُ الأَكْلَةَ فَيحْمَدُهُ عليْهَا، ويَشْرب الشَّرْبَةَ فَيَحْمَدُهُ عَلَيْهَا» رواهُ مسلم.

**1396/4** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر لوقما تائام يېسىمۇ، بىر يۇتۇم سۇ ئىچسىمۇ، الله غا ھەمدى ئېيتقان كىشىدىن الله رازى بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

## 243 ـ باب

## پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ۋە سالام يوللاش ھەققىدە

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّ اللَّهَ وَمَلائِكَتَهُ يُصَلُّونَ عَلَى النَّبِيِّ يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا صَلُّوا عَلَيْهِ وَسَلِّمُوا تَسْلِيماً﴾ ﴿الله ھەققەتەن پەيغەمبەرگە رەھمەت يوللايدۇ، پەرىشتىلەرمۇ ھەققەتەن (پەيغەمبەرگە) مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ. ئى مۆمىنلەر! سىلەر پەيغەمبەرگە دۇرۇد ئېيتىڭلار ۋە ئامانلىق تىلەڭلار﴾[2].

1397/1 ـ وعنْ عبد اللَّه بن عمرو بن العاص، رضي اللَّه عنْهُمَا أَنَّهُ سمع رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «من صلَّى عليَّ صلاَةً، صلَّى اللَّه عليْهِ بِهَا عشْراً» رواهُ مسلم.

**1397/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «كىمكى ماڭا بىر قېتىم دۇرۇت ئېيتسا، بۇدۇردىنىڭ سەۋەبى بىلەنالله ئۇنىڭغا ئون ھەسسە رەھمەت قىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1398/2 ـ وعن ابن مسْعُودٍ رضي اللَّه عنْهُ أَنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «أَوْلَى النَّاسِ بي يوْمَ الْقِيامةِ أَكْثَرُهُم عَلَيَّ صلاَةً» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

---

[1] ئايەتنىڭ تەرجىمىسى: ﴿ھەممە ئاللاھقا تەئەللۇقتۇر. بىز ھەممىمىز الله تەرەپكە قايتقۇچىلارمىز﴾.
[2] سۈرە ئەھزاب 56 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

**1398/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى ماڭا كىشىلەرنىڭ ئەڭ يېقىن بولىدىغىنى، ماڭا دۇرۇتنى ئەڭ كۆپ ئېيتقان كىشىلەردۇر». [تىرمىزىدىن]

1399/3 ـ وعن أوس بن أوس، رضي اللّه عنْهُ قال: قالَ رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ مِن أَفْضلِ أيَّامِكُمْ يَوْمَ الجُمُعَةِ، فَأَكْثِرُوا عليَّ مِنَ الصلاةِ فيه، فإنَّ صَلاتَكُمْ معْرُوضَةٌ عليَّ» فقالوا: يا رسول اللّه، وكَيْفَ تُعرضُ صلاتُنَا عليْكَ وقدْ أرَمْتَ؟، يقولُ: بَلِيتَ، قالَ: «إنَّ اللَّه حَرم على الأَرْضِ أَجْساد الأَنْبِياءِ».

رواهُ أبو داود بإسنادٍ صحيح.

**1399/3** ـ ئەۋس ئىبنى ئەۋس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەرنىڭ كۈنلىرىڭلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى جۈمە كۈنىدۇر. جۈمە كۈنى ماڭا كۆپ دۇرۇت ۋە سالام يوللاڭلار. چۈنكى، سىلەرنىڭ يوللىغان دۇرۇت ۋە سالاملىرىڭلار ماڭا توغرىلىنىپ تۇرىدۇ» دېدى. ساھابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى، سىلىنىڭ جەسەتلىرى چىرىپ كېتىدىغان تۇرسا، دۇرۇتىمىز سىلىگە قانداق توغرىلىنىدۇ؟ دېيىشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله پەيغەمبەرلەرنىڭ جەسەتلىرىنى زېمىنغا ھارام قىلدى» دېدى (يەنى زېمىن پەيغەمبەرلەرنىڭ جەسىدىنى چىرىتەلمەيدۇ). [ئەبۇداۋۇدتىن]

1400/4 ـ وعنْ أبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عنهُ قال: قال رسُولُ اللَّه صلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «رَغِم أَنْفُ رجُلٍ ذُكِرْتُ عِنْدَهُ فَلَمْ يُصَلِّ عليَّ» رواهُ الترمذي وقالَ: حديثٌ حسنٌ.

**1400/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مېنىڭ نامىم تىلغا ئېلىنغاندا، ماڭا دۇرۇت ئېيتمىغان كىشىنىڭ بۇرنى تۇپىغا مىلەنسۇن[1]». [تىرمىزىدىن]

1401/5 ـ وعنهُ رضي اللَّه عنْهُ قال: قالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَجْعلُوا قَبْرِي عِيداً، وَصلُّوا عَلَيَّ، فَإنَّ صَلاتَكُمْ تَبْلُغُني حيْثُ كُنْتُم» رواهُ أبو داود بإسناد صحيح.

**1401/5** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «(زىيارەت قىلىمىز دەپ) قەبرەمنى ھېيت بولغاندەك قىلىۋەتمەڭلار. ماڭا دۇرۇت ئېيتىڭلار. قەيەردە بولماڭلار دۇرۇتىڭلار ماڭا يېتىپ تۇرىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1402/6 ـ وعنهُ أنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «ما مِنْ أحد يُسلِّمُ عليَّ إلاَّ ردَّ اللَّه عليَّ رُوحِي حَتَّى أَرُدَّ عَليهِ السَّلامَ». رواهُ أبو داود بإسناد صحيح.

**1402/6** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ماڭا سالام قىلسا، الله ماڭا روھىمنى قايتۇرىدۇ، مەن ئۇنىڭغا سالام قايتۇرىمەن». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1403/7 ـ وعن علِيٍّ رضي اللّه عنْهُ قال: قال رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الْبخِيلُ من ذُكِرْتُ عِنْدَهُ، فَلَم يُصَلِّ عليَّ». رواهُ الترمذي وقالَ: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

---

[1] خار ـ زار بولسۇن.

**1403/7** ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بېخىل دېگەن، مېنىڭ نامىم تىلغا ئېلىنغاندا ماڭا دۇرۇت ئېيتمىغان كىشىدۇر». [تىرمىزىدىن]

1404/8 ـ وعنْ فَضَالَةَ بنِ عُبَيْدٍ، رضي اللَّه عَنْهُ، قال: سمِع رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رَجُلاً يدْعُو في صلاتِهِ لَمْ يُمَجِّدِ اللَّه تَعالى، وَلَمْ يُصلِّ عَلى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فقال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «عَجِلَ هذا»، ثمَّ دعَاهُ فقال لهُ أَوْ لِغَيْرِهِ: «إذا صلَّى أَحَدُكُمْ فليبْدأْ بِتَحْمِيدِ ربِّهِ سُبْحانَهُ والثَّنَاءِ عليهِ، ثُمَّ يُصلي عَلى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ثُمَّ يدْعُو بَعدُ بِما شاءَ». رواهُ أبو داود والترمذي وقالا: حديثٌ حسن صحيحٌ.

**1404/8** ـ فەزالە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئادەمنىڭ نامازدىن كېيىن دۇئا قىلىپ الله غا ھەمدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ئېيتمىغانلىقىنى ئاڭلاپ ئۇ ئالدىراپ قالدى، دەپ ئۇنى ئالدىغا چاقىرىپ: «بىرەرسىڭلار دۇئا قىلماقچى بولسا، الله سۇبھانەھۇ ۋەتائالاغا ھەمدۇسانا ئېيتسۇن، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ئېيتسۇن، ئاندىن خالىغان دۇئاسىنى قىلسۇن» دېدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1405/9 ـ وعن أبي محمد كَعب بن عُجرَةَ، رضي اللَّه عنْهُ، قال: خَرج علَيْنَا النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقُلْنا: يا رسول اللَّه، قَدْ عِلِمْنَا كَيْف نُسلِّمُ عليْكَ فَكَيْفَ نُصَلِّي علَيْكَ؟ قال: «قُولُوا: اللَّهمَّ صَلِّ على مُحمَّدٍ، وَعَلى آلِ مُحمَّد، كَمَا صَلَّيْتَ عَلى آلِ إبْرَاهِيمَ، إنَّكَ حمِيدٌ مجيدٌ. اللهُمَّ بارِكْ عَلى مُحَمَّد، وَعَلى آلِ مُحَمَّد، كَما بَارَكْتَ على آلِ إبْراهِيم، إنَّكَ حميدٌ مجيدٌ». متفقٌ عليهِ.

**1405/9**ـ ئەبۇمۇھەممەد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنىڭ يېنىمىزغا چىققان ئىدى، بىز: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى، سىلىگە (تەشەھھۇدتا) قانداق سالام بېرىشنى ئۆگەندۇق، ئەمدى قانداق دۇرۇت ئېيتىمىز؟ دېگەن ئىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاللاھۇممە سەللى ئەلە مۇھەممەدىن، ۋەئەلە ئالى مۇھەممەدىن كەما سەللەيتە ئەلە ئالى ئىبراھىيمە، ئىننەكە ھەمىيدۇن مەجىيد. ئاللا ھۇممە بارىك ئەلە مۇھەممەدىن، ۋەئەلە ئالى مۇھەممەدىن، كەما بارەكتە ئەلە ئالى ئىبراھىمە، ئىننەكە ھەمىيدۇن مەجىيد[1] دەڭلار» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1406/10 ـ وعنْ أبي مسْعُود الْبدْريِّ، رضي اللَّه عنْهُ، قالَ: أَتانَا رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وَنَحْنُ في مَجْلِس سعد بنِ عُبَادَةَ رضي اللَّه عنهُ، فقالَ لهُ بَشِيرُ بْنُ سعدٍ: أَمرَنَا اللَّه أنْ نُصلِّي عليْكَ يا رسولَ اللَّهِ، فَكَيْفَ نُصَلّي علَيْكَ؟ فَسكَتَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، حتى تَمَنَّيْنَا أَنَّه لمْ يَسْأَلْهُ، ثمَّ قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قولُوا: «اللّهمَّ صلِّ عَلى مُحَمَّدٍ، وَعَلى آلِ مُحمَّدٍ، كما صليْتَ على آل إبْراهِيم، وَبارِكْ

---

(1) ئى الله ئىبراھىمغا رەھمەت قىلغىنىڭدەك مۇھەممەد ۋە ئۇنىڭ ئەھلىگە رەھمەت قىلغىن. ھەقىقەتەن بەك ماختالغۇچى، ئۇلۇغلانغۇچى زاتتۇرسەن. ئى الله! ئىبراھىمنىڭ ئەھلىگە بەركەت بەرگىنىڭدەك، مۇھەممەد ۋە ئۇنىڭ ئەھلىگە بەركەت بەرگىن، سەن ھەقىقەتەنمۇ بەك ماختالغۇچى، ئۇلۇغلانغۇچى زاتتۇرسەن.

عَلى مُحَمَّد ، وعَلى آلِ مُحمَّد ، كما بَارَكْتَ عَلى آل إبْراهِيم ، إنكَ حمِيدٌ مجيدٌ ، والسلام كما قد عَلِمتم» رواهُ مسلمٌ.

**1406/10** ـ ئەبۇمەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنىڭ يېنىمىزغا كەلدى. بىز سەئىد ئىبنى ئۇبادەنىڭ سورۇنىدا ئىدۇق. بەشىر ئىبنى سەئىد پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! الله بىزنى ساڭا دۇرۇت ئېيتىشقا بۇيرىدى. ساڭا قانداق دۇرۇد ئېيتىمىز؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (بۇ سۆزنى ئاڭلاپ) جىم تۇردى. بىز ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سورىمىغان بولساق بولۇپتىكەن، دەپ قالدۇق. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاللاھۇمە سەللى ئەلا مۇھەممەدىن، ۋەئەلا ئالى مۇھەممەدىن كەما سەللەيتە ئەلا ئالى ئىبراھىمە، ۋەبارىك ئەلا مۇھەممەدىن، ۋەئەلا ئالى مۇھەممەدىن، كەما بارەكتە ئەلا ئالى ئىبراھىمە، ئىننەكە ھەمىدۇن مەجىد[1] دەڭلار، سالامغا كەلسەك سىلەر تەشەھۇدتا ئۆگەنگىنىڭلاردەك دەڭلار» دېدى. [مۇسلىمدىن]

**1407/11** ـ وعَنْ أبي حُمَيْدٍ السَّاعِديِّ، رضي اللَّه عنهُ، قالَ: قَالُوا يا رسول اللَّه كَيْفَ نُصَلِّي عَلَيْكَ؟ قالَ: «قولُوا: اللَّهُمَّ صلِّ على مُحمَّدٍ، وعَلى أَزْواجِهِ وَذُرِّيَّتِهِ، كما صَلَّيْتَ على آل إبْراهِيمَ، وبارِكْ عَلَى مُحَمَّدٍ، وعَلى أَزْوَاجِهِ وذُرِّيَّتِهِ، كما بارَكتَ على آل إبْراهِيم، إنَّكَ حمِيدٌ مجيدٌ» متفقٌ عليهِ.

**1407/11** ـ ئەبۇھۇمەيد سائىدىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ساھابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى ئۆزلىرىگە قانداق دۇرۇت ئېيتىمىز؟ دېگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاللاھۇمە سەللى ئەلا مۇھەممەدىن، ۋەئەلا ئەزۋاجىھى ۋە زۇررىيەتىھى، كەما سەللەيتە ئەلا ئالى ئىبراھىيمە، ۋەبارىك ئەلا مۇھەممەدىن، ۋەئەلا ئەزۋاجىھى ۋە زۇررىيەتىھى، كەما بارەكتە ئەلا ئالى ئىبراھىمە، ئىننەكە ھەمىدۇن مەجىد دەڭلار» دېدى [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس].

## زىكرى ھەققىدە

### 244 ـ باب

### الله نى زىكرى قىلىش ئەسلەشنىڭ پەزىلىتى ۋە ئۇنىڭغا رىغبەتلەندۈرۈش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَلَذِكْـرُ اللَّـهِ أَكْبَـرُ﴾ ﴿الله نى ياد ئېتىش ھەممىدىن ئۇلۇغدۇر﴾[2] ﴿فَاذْكُرُونِي أَذْكُرْكُمْ﴾ ﴿مېنى (تائەت ـ ئىبادەت بىلەن) ياد ئېتىڭلار، (مېنى ياد ئەتسەڭلەر) مەنمۇ سىلەرنى(ساۋاب بېرىش بىلەن، مەغپىرەت قىلىش بىلەن) ياد ئېتىمەن﴾[3] ﴿وَاذْكُرْ رَبَّكَ فِي نَفْسِكَ تَضَرُّعاً وَخِيفَةً وَدُونَ الْجَهْرِ مِنَ الْقَوْلِ بِالْغُدُوِّ وَالآصَالِ وَلا تَكُنْ مِنَ الْغَافِلِينَ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭنى يىلىنغان ۋە

---

(1) ئى الله ئىبراھىمغا رەھمەت قىلغىنىڭدەك مۇھەممەد ۋە ئۇنىڭ ئەھلىگە رەھمەت قىلغىن. ئىبراھىمنىڭ ئەھلىگە بەركەت بەرگىنىڭدەك مۇھەممەد ۋە ئۇنىڭ ئەھلىگە بەركەت بەرگىن.سەن ھەقىقەتەنمۇ بەك ماختالغۇچى ۋە ئۇلۇغلانغۇچى زاتتۇرسەن

(2) سۈرە ئەنكەبۇت 45 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

(3) سۈرە بەقەرە 152 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئۇنىڭدىن قورققان ھالدا ئېيتىشقا بولىدۇ. ئەتىگەن ـ ئاخشامدا ئۇنى يەنە ئاۋازدا زىكرى قىلغىن، غاپىللاردىن بولمىغىن﴾[1] ﴿وَاذْكُرُوا اللَّهَ كَثِيراً لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ﴾ ﴿مەقسەدىڭلارغا ئېرىشىش ئۈچۈن الله نى كۆپ ياد ئېتىڭلار﴾[2].

﴿إِنَّ الْمُسْلِمِينَ وَالْمُسْلِمَاتِ﴾ ﴿مۇسۇلمان ئەرلەر ۋە مۇسۇلمان ئاياللارغا﴾ دېگەن ئايەتتىن ﴿الله نى كۆپ زىكرى قىلغۇچى ئەرلەر ۋە الله نى كۆپ زىكرى قىلغۇچى ئاياللارغا الله مەغپىرەت ۋە كاتتا ساۋاب تەييارلىدى﴾ دېگەن ئايەتكىچە[3] ﴿وَالذَّاكِرِينَ اللَّهَ كَثِيراً وَالذَّاكِرَاتِ أَعَدَّ اللَّهُ لَهُمْ مَغْفِرَةً وَأَجْراً عَظِيماً﴾ وقال تعالى: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اذْكُرُوا اللَّهَ ذِكْراً كَثِيراً وَسَبِّحُوهُ بُكْرَةً وَأَصِيلاً﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر الله نى كۆپ ياد قىلىڭلار، ئۇنىڭغا ئەتىگەن ـ ئاخشامدا تەسبىھ ئېيتىڭلار(چۈنكى بۇ ئىككى ۋاقىتتا پەرىشتىلەر چۈشۈپ تۇرغانلىقتىن، ئۇ ۋاقىتلارنىڭ ئەۋزەللىكى ھېسابلىنىدۇ﴾[4] والآيات في الباب كثيرة معلومة.

1408/1 ـ وعَنْ أَبي هُريرةَ، رضي اللَّه عنْهُ قالَ: قالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «كَلِمتَانِ خَفِيفَتَانِ عَلى اللِّسانِ، ثَقِيلَتَانِ في المِيزَانِ، حَبِيبَتَانِ إلى الرَّحْمنِ: سُبْحانَ اللَّهِ وَبِحَمْدِهِ، سُبحانَ اللَّه العظيمِ» متفقٌ عليهِ.

**1408/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تىلغا يەڭگىل، تارازىدا ئېغىر، مېھرىبان الله تائالاغا سۆيۈملۈك ئىككى كەلىمە سۆز بار. ئۇ بولسىمۇ: «سۇبھانەللاھى ۋە بىھەمدىھى»[5]، «سۇبھانەللاھىل ئەزىم»[6] دېگەن كەلىمىلەردۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1409/2 ـ وعَنْهُ رضي اللَّه عنْهُ قال: قالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لأن أَقُولَ سبْحانَ اللَّهِ، وَالحَمْدُ للَّهِ، ولا إِلَه إِلاَّ اللَّه، وَاللَّه أَكْبرُ، أَحبُّ إِليَّ مِمَّا طَلَعَت عليهِ الشَّمْسُ» رواه مسلم.

**1409/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سۇبھانەللاھى ۋەلھەمدۇ لىللاھى ۋەلائىلاھە ئىللەللاھۇ ۋەللاھۇ ئەكبەر» دەپ دېيىشىم مەن ئۈچۈن كۈن نۇرى تەگكەن بارلىق نەرسىلەردىن سۆيۈملۈكرەكتۇر». [مۇسلىمدىن]

1410/3 ـ وعنهُ أَنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «منْ قال لا إله إِلاَّ اللَّهُ وَحْدَهُ لا شرِيكَ لَهُ، لهُ المُلكُ، ولَهُ الحَمْدُ، وَهُوَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ، في يومٍ مِائَةَ مَرَّةٍ كانَتْ لَهُ عَدْلَ عَشر رِقَابٍ وكُتِبَتْ لَهُ مِائَةُ حَسَنةٍ، وَمُحِيت عنهُ مِائة سيِّئةٍ، وكانت له حِرزاً مِنَ الشَّيطَانِ يومَهُ ذلكَ حتى يُمسِي، ولم يأْتِ أَحدٌ بِأَفضَلَ مِمَّا جاءَ بِهِ إِلاَّ رجُلٌ عَمِلَ أَكْثَر مِنه»، وقالَ: «من قالَ سُبْحَانَ اللَّهِ وَبِحمْدِهِ، في يوْمِ مِئَةَ مَرَّةٍ، حُطَّتْ خَطَاياهُ، وإِنْ كَانَتْ مِثْلَ زَبَدِ البَحْرِ» متفقٌ عليهِ.

---

[1] سۈرە ئەئراف 205 ئايەت.
[2] سۈرە جۇمۇئە 10 ـ ئايەت.
[3] سۈرە ئەھزاب 35 ـ ئايەت
[4] سۈرە ئەھزاب 41 ـــ 42 ـ ئايەتلەر.
[5] الله غا ھەمدە ئېيتقان ھالەتتە الله نى پاكلىق بىلەن ياد ئېتىمەن.
[6] ئۇلۇغ الله نى پاكلىق بىلەن ياد ئېتىمەن.

**1410/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر كىشى «لا ئىلاھە ئىللاللاھۇ ۋەھدەھۇ لا شەرىيكە لەھۇ،لەھۇلمۇلكۇ، ۋەلەھۇلھەمدۇ، ۋەھۇۋە ئەلە كۇللى شەيئىن قەدىر[1]» دېگەن كەلىمىنى بىر كۈندە **100** قېتىم ئوقۇسا، ساۋابى ئون قۇل ئازات قىلغانىنىڭ بارابىرىدە بولىدۇ ۋە ئۇ كىشىگە **100** ياخشىلىق يېزىلىپ، ئۇنىڭدىن **100** يامانلىق ئۆچۈرۈلىدۇ. شۇ كۈنى كەچ كىرگىچە ئۇ كىشى ئۇچۇن شەيتاندىن قالقان بولىدۇ، بۇنى ئۇ كىشىدىنمۇ كۆپرەك دېمىگەن كىشى ئۇ كىشىدىن ياخشىراق ئەمەلنى كەلتۈرەلمەيدۇ».

يەنە بىر رىۋايەتتە: «كىمكى ”سۇبھانەللاھى ۋە بىھەمدىھى“ نى كۈندە يۈز قېتىم ئوقۇسا دېڭىزنىڭ كۆپۈكىدەك گۇناھلىرى بولسىمۇ ئۆچۈرۈلىدۇ» دېيىلگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1411/4 ـ وعَنْ أبي أيوبَ الأنصَاريِّ رضي اللَّه عَنْهُ عَن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ قالَ لا إله إلاَّ اللَّه وحْدهُ لا شَرِيكَ لهُ، لَهُ المُلْكُ، ولَهُ الحمْدُ، وَهُو على كُلِّ شَيءٍ قَدِيرٌ(□)، عشْر مرَّاتٍ: كان كَمَنْ أَعْتَقَ أرْبعةَ أنفُسٍ مِن وَلِد إسْماعِيلَ» متفق عليهِ.

**1411/4** ـ ئەبۇئەييۇب ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئون قېتىم دېسە ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلادىدىن تۆت كىشىنى ئازاد قىلغانلىقنىڭ ساۋابى بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1412/5 ـ وعنْ أبي ذَرٍّ رضي اللَّه عَنْهُ قالَ: قالَ لي رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ألا أُخْبِرُكَ بِأَحبِّ الكَلامِ إلى اللَّهِ؟ إنَّ أحبَّ الكَلامِ إلى اللَّه: سُبْحانَ اللَّه وبحَمْدِهِ» رواه مسلم.

**1412/5** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا، «اللہ غا ئەڭ سۆيۈملۈك بولغان كەلىمىنى ساڭا ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ اللہ غا ئەڭ سۆيۈملۈك بولغان كەلىمە ”سۇبھانەللاھى ۋە بىھەمدىھى“ دۇر» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1413/6 ـ وعَنْ أبي مالكٍ الأشْعَرِيِّ رضي اللَّه عنْهُ قال: قال رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «الطُّهُورُ شَطْرُ الإيمان، والحمدُ للَّهِ تَمْلأُ المِيْزانَ، وسُبْحَانَ اللَّهِ والحمْدُ للَّه تَملآنِ أو تَمْلأُ ما بَيْنَ السَّمَواتِ والأَرْضِ» رواهُ مسلم.

**1413/6** ـ ئەبۇمالىك ئەشئەرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «پاكلىق ئىماننىڭ يېرىمىدۇر ۋە ئەلھەمدۇلىللا تارازىنى توشقۇزىدۇ. سۇبھانەللاھى ۋە ئەلھەمدۇلىللاھى ئاسمان زېمىننىڭ ئارىسىنى توشقۇزىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1414/7 ـ وعَنْ سعْدِ بنِ أبي وقَّاصٍ رضي اللَّه عنْهُ قال: جاءَ أعْرَابي إلى رسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقالَ: علِّمْني كَلاماً أَقُولُهُ. قالَ: «قُل لا إله إلاَّ اللَّه وحدَهُ لا شرِيكَ لهُ، اللَّه أَكْبَرُ كَبِيراً، والحمْدُ للَّهِ كَثيراً، وسُبْحانَ اللَّه ربِّ العالِمِينَ، ولا حوْلَ وَلا قُوَّةَ إلاَّ باللَّهِ العَزِيز الحَكيمِ»، قال: فَهؤلاء لِرَبِّي، فَما لي؟ قال: «قُل: اللَّهُمَّ اغْفِرْ لي وارْحمني. واهْدِني، وارْزُقْني» رواه مسلم.

---

(1) بىر ئاللا دىن باشقا ئىلاھ يوق، اللہ نىڭ شېرىكى يوق،پۈتكۈل ھۆكۈمرانلىق ۋە ماختىلىش ئاللاغا خاستۇر ۋە ئاللا ھەر نەرسىگە قادىردۇر.

(2) كىمكى ”ھېچقانداق شېرىكى يوق بىر اللہ دىن باشقا ئىلاھ يوق، پۈتۈن ھۆكۈمرانلىق ۋە ماختىلىش اللہ غا خاس، اللہ ھەممىگە قادىر“.

1414/7 ـ سەئد ئىبنى ئەبۇۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر ئەرابى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: ماڭا مەن دېگىدەك سۆزلەرنى ئۆگىتىپ قويغىن، دېۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «لا ئىلاھە ئىللاللاھۇ ۋەھدەھۇ لا شەرىيكە لەھۇ، ئاللاھۇ ئەكبەرۇ كەبىيران، ۋەلھەمدۇلىللاھى كەسىيران، ۋە سۇبھانەللاھى رەببىلئەلەمىين، ۋەلا ھەۋلا ۋەلاقۇۋۋەتە ئىللا بىللاھىلئەزىزىلھەكىيم ـ دېگىن[1] » دېدى. ئۇ كىشى: بۇ سۆزلەر رەببىم ئۈچۈن، ئۆزەم ئۈچۈن نېمە دەيمەن؟ دېۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاللاھۇممەغفىرلىي، ۋەرھەمنىي، ۋەھدىينىي، ۋەرزۇقنى دېگىن[2] » دېدى. [مۇسلىمدىن]

1415/8 ـ وعنْ ثوبانَ رضي اللّٰه عنْهُ قال: كان رَسُولُ اللّٰهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إذا انْصَرَفَ مِنْ صلاتِهِ اسْتَغفَرَ ثَلاثاً، وقال: «اللّٰهُمَّ أَنْتَ السَّلامُ، ومِنكَ السَّلامُ، تباركْتَ يَاذا الجلالِ والإكرام» قِيل للأَوْزاعي وهُوَ أَحَد رُواةِ الحديث: كيفَ الاستِغفَارُ؟ قال: تقول: أَسْتَغْفرُ اللّٰه، أَسْتَغْفِرُ اللّٰه. رواهُ مسلم.

1415/8 ـ سەۋبان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازنى ئوقۇپ بولغاندا ئۈچ قېتىم ئىستىغفار تەلەپ قىلاتتى ۋە: «ئاللاھۇممە ئەنتەسسالام ۋەمىنكەسسالام، تەبارەكتە يازەلجەلالى ۋەلئىكرام »[3] دەيتتى. ھەدىس رىۋايەت قىلغۇچىلارنىڭ بىرى ئەۋزائىغا: ئىستىغفار قانداق ئېيتىلىدۇ؟ دېيىلىۋېدى، ئۇ: ئەستەغفىرۇللا، ئەستەغفىرۇللا دېسۇن، دېدى. [مۇسلىمدىن]

1416/9 ـ وعَن المُغِيرةِ بن شُعْبَةَ رضي اللّٰه عَنْهُ أَنَّ رَسُول اللّٰه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَان إذا فَرغَ مِنَ الصَّلاة وسلَّم قالَ: «لا إلهَ إلاَّ اللّٰه وحْدَهُ لا شَرِيكَ لَهُ، لهُ المُلْكُ ولَهُ الحَمْدُ، وهُوَ عَلى كُلِّ شَيءٍ قَديرٌ. اللّٰهُمَّ لا مانِعَ لما أَعْطَيْتَ، وَلا مُعْطيَ لما مَنَعْتَ، ولا ينْفَعُ ذا الجَدِّ مِنْكَ الجدُّ» متفقٌ عليهِ.

1416/9 ـ مۇغىرە ئىبنى شۇئبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سالام بېرىپ نامازدىن بوشىغاندا: «لا ئىلەھە ئىللاللاھۇ ۋەھدەھۇ لاشەرىيكەلەھۇ، لەھۇل مۇلكۇ ۋەلەھۇلھەمدۇ، ۋەھۇۋە ئەلە كۇللى شەيئىن قەدىير . ئاللاھۇممە لە مانىئە لىمائەئتەيتە، ۋەلە مۇئتىيە لىما مەنەئتە، ۋەلا يەنفەئۇ زەلجەددى مىنكەلجەددۇ[4]» دەيتتى [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس].

1417/10 ـ وعَنْ عبد اللّٰه بن الزُّبَيْرِ رضي اللّٰه تعالى عنْهُما أَنَّهُ كان يقُول دُبُرَ كَلِّ صلاةٍ، حينَ يُسَلِّمُ: لا إلَه إلاَّ اللّٰه وَحْدَهُ لا شريكَ لهُ، لهُ الملكُ ولهُ الحَمْدُ، وهُوَ عَلى كُلِّ شيءٍ قَديرٌ. لا حولَ وَلا قُوَّةَ إلاَّ باللّٰه، لا إله إلاَّ اللّٰه، وَلا نَعْبُدُ إلاَّ إيَّاهُ، لهُ النعمةُ، ولَهُ الفضلُ وَلَهُ الثَّناءُ الحَسنُ، لا إله إلاَّ اللّٰه مُخْلِصِينَ لَهُ الدِّينَ ولوْ كَرِه

---

[1] ھېچقانداق شېرىكى يوق بىر الله دىن باشقا ئىلاھ يوق، الله ناھايىتى بۈيۈكتۇر، بارلىق ماختىلىشلار الله غا خاستۇر، ئالەملەرنىڭ رەببى بولغان الله نى پاك دەپ ياد ئېتىمەن. كۈچ ـ قۇۋۋەت، ئەزىز ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى الله غا خاستۇر.

[2] ئى الله مېنى مەغپىرەت قىلغىن،ماڭا رەھىم قىلغىن، مېنى ھىدايەت قىلغىن، ماڭا رىزىق بەرگىن.

[3] ئى الله! سەن لايىق ئەمەس سۈپەتلەردىن پاكتۇرسەن، سالامەتچىلىك سەن تەرەپتىندۇر. ئى ئۇلۇغلۇق ۋە غەلبە ئىگىسى! سەن ئۇلۇغدۇرسەن.

[4] ھېچ شېرىكى يوق بىر الله دىن باشقا ئىلاھ يوق، پۈتكۈل ھۆكۈمرانلىق ۋە ماختىلىش الله غا خاستۇر. الله ھەر نەرسىگە قادىردۇر. ئى الله سەن بەرگەن نەرسىنى توسۇپ قالغۇچى يوق. سەن چەكلىگەن نەرسىنى بەرگۈچى يوق. بايلارنىڭ بايلىقى سېنىڭ ئالدىڭدا ھېچنىمىگە ئەسقاتمايدۇ.

الكَافِرُون. قالَ ابْنُ الزُّبَيْر: وكَان رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُهَلِّلُ بِهِنَّ دُبُرَ كُلِّ صَلاةٍ مكتوبة، رواه مسلم.

**1417/10** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ ھەر نامازنىڭ كەينىدە سالام بەرگەندە: «ھېچ شېرىكى يوق بىر الله دىن باشقا ئىلاھ يوق، پۈتكۈل ھۆكۈمرانلىق ۋە ماختىلىش الله غا خاستۇر. الله ھەر نەرسىگە قادىردۇر. كۈچ قۇۋۋەت الله غا خاستۇر، الله دىن باشقا ئىلاھ يوق. الله غىلا ئىبادەت قىلىمىز. نازۇ ـ نېمەت، پەزىلەت ۋە ياخشى سانا الله غىلا خاستۇر. گەرچە كاپىرلار ياقتۇرمىسىمۇ دىنىمىزغا ئىخلاس قىلغان ھالەتتە بىر الله دىن باشقا ئىلاھ يوق دەيمىز ـ دەيتتى.

ئۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر نامازدىن كېيىن بۇلارنى دەيتتى، دېدى. [مۇسلىمدىن]

1418/11 ـ وعنْ أبي هُريرةَ رضي اللَّه عَنْهُ أنَّ فُقَرَاءَ المُهاجِرِينَ أَتَوْا رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقالُوا: ذَهب أَهْلُ الدُّثُورِ بالدَّرجَاتِ العُلى، وَالنَّعِيمِ المُقيم: يُصَلُّونَ كَما نُصلِّي، وَيصُومُونَ كما نَصُومُ، ولهمُ فَضْلٌ مِنْ أمْوالٍ: يحجُّونَ، ويَعْتَمِرُونَ، وَيُجاهِدُونَ، ويتَصَدَّقُون. فقالَ: «ألا أُعلمُكُمْ شَيْئاً تُدْرِكُونَ بِهِ مَنْ سبَقَكُمْ، وتَسبِقُونَ بِهِ منْ بَعْدكُمْ. ولا يَكُونُ أَحَدٌ أَفْضلَ مِنْكُمْ إلاَّ مَنْ صَنَع مِثلَ ما صَنَعْتُم؟» قالُوا: بَلَى يا رسول اللَّه، قال: «تُسبِّحُونَ، وتَحْمدُونَ وتُكَبِّرُونَ، خلْفَ كُلِّ صلاةٍ ثلاثاً وثَلاثِينَ» قال أَبُو صالحٍ الرَّاوي عنْ أَبِي هُرَيْرَةَ، لمَّ سئِل عنْ كَيْفِيَةِ ذِكْرِهنَّ، قال: يقول: سُبْحان اللَّه، والحمْدُ للَّه، واللَّه أكْبرُ، حتَّى يكُونَ مِنْهُنَّ كُلِّهِنَّ ثلاثاً وثلاثين. متفقٌ عليهِ وزاد مُسْلمٌ في روايتِهِ: فَرجع فُقَراءُ المُهَاجِرِينَ إلى رسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فقالوا: سمِع إخْوانُنا أهلُ الأمْوالِ بِما فعَلْنَا، ففعَلُوا مِثْلهُ؟ فقالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ذلكَ فَضْلُ اللَّه يُؤْتِيهِ منْ يشاءُ».

**1418/11** ـ ئەبۇھۇرەيرەدىن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مۇھاجىرلارنىڭ پېقىرلىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: «بايلار كاتتا دەرىجىلەرنى ۋە مەڭگۈلۈك نېمەتنى ئېلىپ كەتتى، ئۇلار بىز ئوقۇغان نامازنى ئوقۇيدۇ. بىز تۇتقان روزىنى تۇتىدۇ. قوللىرىدىكى ئارتۇق مال ـ مۈلكى بىلەن ھەج قىلىدۇ. ئۆمرە قىلىدۇ. جىھاد قىلىدۇ ۋە سەدىقە قىلىدۇ (بىز بۇ ئىشلارنى قىلالمايمىز)» دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىلەرگە بىر سۆزنى ئۆگىتىپ قويايمۇ؟ سىلەر ئۇ سۆز بىلەن ئىلگىركىلەرگە يېتىشۋالىسىلەر كېيىنكىلەردىن ئېشىپ كېتىسىلەر. سىلەر قىلغاننى قىلغان كىشىدىن باشقا ھېچ كىشى سىلەردىن ئېشىپ كېتەلمەيدۇ» دېدى. ئۇلار: «ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى شۇنداق قىلغىن» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەر نامازنىڭ ئارقىسىدىن 33 قېتىمدىن سۇبھانالللا، ئەلھەمدۇ لىللە، ئالللاھۇ ئەكبەر دەڭلار» دېدى. [ بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: مۇھاجىرلارنىڭ پېقىرلىرى بىر مەزگىلدىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ بىزنىڭ بان قېرىنداشلىرىمىز بىز قىلغۇاتقان ئىشنى قىلىپ ئۇلارمۇ بىزگە ئوخشاش قىلغىلى تۇردى، دېيىشتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ بولسا الله تائالانىڭ خالىغان بەندىسىگە بەرگەن پەزىلىدۇر» دېدى، دېيىلگەن.

1419/12 ـ وعنْهُ عنْ رَسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «مَنْ سَبَّحَ اللَّه في دُبُرِ كُلِّ صلاةٍ ثَلاثاً وثَلاثينَ، وَحمِدَ اللَّه ثَلاثاً وثَلاثين، وكَبَّرَ اللَّه ثَلاثاً وَثَلاثينَ وقال تَمامَ المِائَةِ: لا إلهَ إلاَّ اللَّه وحْدَه لا شَريك لهُ، لَهُ المُلْكُ وَلَهُ الحمْد، وهُو على كُلِّ شيءٍ قَدِيرٌ، غُفِرتْ خطَايَاهُ وإن كَانَتْ مِثْلَ زَبدِ الْبَحْرَ» رواهُ مسلم.

**1419/12** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ھەر نامازدىن كېيىن 33 قېتىم تەسبىھ ئېيتسا (سۇبھانەللا) دېسە، 33 قېتىم ھەمدۇ ئېيتسا (ئەلھەمدۇلىللا دېسە)، 33 قېتىم تەكبىر ئېيتسا (الله ئەكبەر دېسە)، يۈزىنچى قېتىمدا: «لا ئىلاھە ئىللەللاھۇ ۋەھدەھۇ لاشەرىكەلەھۇ، لەھۇل مۇلكۇ ۋەلەھۇل ھەمدۇ ۋەھۇۋە ئەلا كۇللى شەيئىن قەدىر، دېسە ئۇنىڭ گۇناھلىرى دەريانىڭ كۆپۈكىدەك بولسىمۇ مەغپىرەت قىلىنىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1420/13 ـ وعنْ كعْبِ بن عُجرْةَ رضي اللَّه عَنْهُ عَنْ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مُعقِّبَاتٌ لا يَخِيبُ قَائِلُهُنَّ أَو فَاعِلُهُنَّ دُبُرَ كُلِّ صلاةٍ مكتُوبةٍ: ثَلاثٌ وثَلاثون تَسْبِيحَةً، و ثَلاثٌ وثَلاثونَ تَحْمِيدَةً، وَأَرْبَعٌ و ثَلاثونَ تَكْبِيرةً» رواه مسلم.

**1420/13** ـ كەئب ئىبنى ئۇجرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر پەرز نامازنىڭ كەينىدىن ئەگەشتۈرۈپ دېيىلىدىغان كەلىمىلەر بولۇپ ئۇلارنى دېگۈچى زىيان تارتمايدۇ، ئۇ بولسىمۇ 33 قېتىم تەسبىھ ئېيتىش، 33 قېتىم ھەمدى ئېيتىش ۋە 34 قېتىم تەكبىر ئېيتىشتۇر. [مۇسلىمدىن]

1421/14 ـ وعنْ سعد بن أبي وقاص رضي عنْهُ أنَّ رَسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ يَتَعوَّذُ دُبُر الصَّلَواتِ بِهؤلاءِ الكلِمات: «اللَّهُمَّ إنِّي أَعُوذُ بِكَ مِنَ الجُبْنِ والْبُخلِ وَأَعوذُ بِكَ مِنْ أَنْ أُرَدَّ إِلى أَرْذَلِ العُمُرِ وَأَعُوذُ بِكَ مِنْ فِتْنَةِ الدُّنْيا، وأَعوذُ بِكَ مِنْ فِتْنَةِ القَبر» رواه البخاري.

**1421/14** ـ سەئد ئىبنى ئەبۇۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازلارنىڭ كەينىدە بۇ سۆزلەر بىلەن پاناھ تىلەيدىغان ئىدى: «ئى الله! سېنىڭ بىلەن قورقۇنچاقلىق ۋە بېخىللىقتىن پاناھ تىلەيمەن. سېنىڭ بىلەن ئۆمۈرنىڭ ئەڭ خار چاغلىرىغىچە ياشىشىمدىن (بەكمۇ قېرىپ كېتىشتىن) پاناھ تىلەيمەن. سېنىڭ بىلەن دۇنيانىڭ پىتنىسىدىن پاناھ تىلەيمەن ۋە سېنىڭ بىلەن قەبرىنىڭ پىتنىسىدىن پاناھ تىلەيمەن». [بۇخارىدىن]

1422/15 ـ وعنْ معاذٍ رضي اللَّه عَنْهُ أَنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَخَذَ بيَدِهِ وقال: «يَا مُعَاذُ، وَاللَّهِ إنِّي لأُحِبُّكَ» فقال: «أُوصِيكَ يَا معاذُ لا تَدعَنَّ في دُبُرِ كُلِّ صَلاةٍ تقُولُ: اللَّهُمَّ أعِنِّي على ذِكْرِك، وشُكْرِكَ، وَحُسنِ عِبادتِكَ». رواهُ أبو داود بإسناد صحيح.

**1422/15** ـ مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قولۇمنى تۇتۇپ: «ئى مۇئاز! الله بىلەن قەسەمكى، مەن سېنى ياخشى كۆرىمەن. ئى مۇئاز

مەن ساڭا ۋەسىيەت قىلىمەنكى، سەن ھەر نامازدىن كېيىن «الله ھۇممە ئەئىننى ئەلا زىكرىكە ۋە شۇكرىكە ۋە ھۇسنى ئىبادەتىكە[1] دېيىشنى تەرك ئەتمىگىن» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

1423/16 ـ عنْ أبي هُريْرة رضي اللَّه عنْهُ أنَّ رسُولَ اللَّهِ صلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إذا تَشَهَّدَ أحدُكُمْ فَليسْتَعِذ باللَّه مِنْ أرْبَع، يقولُ: اللَّهُمَّ إنِّي أعُوذُ بِكَ مِنْ عذَابِ جهَنَّمَ، وَمِنْ عَذَابِ القَبرِ، وَمِنْ فِتْنةِ المحْيَا والمَماتِ، وَمِنْ شَرِّ فِتْنَةِ المَسِيح الدَّجَّالِ». رواه مسلم.

**1423/16** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار تەشەھھۇدتا ئولتۇرغاندا الله دىن تۆت نەرسىدىن پاناھ تىلىسۇن، يەنى ئۇ كىشى"ئى الله سەندىن جەھەننەمنىڭ ئازابىدىن پاناھ تىلەيمەن. قەبرىنىڭ ئازابىدىن پاناھ تىلەيمەن. ھاياتلىقتىكى ۋە ئۆلۈمنىڭ يامانلىقىدىن، ۋە مەسىھ دەججالنىڭ پىتنىسىنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن" دېسۇن». [مۇسلىمدىن]

1424/17 ـ وعنْ عَلِيٍّ رضي اللَّه عنْهُ قال: كانَ رَسُولُ اللَّهِ إذا قام إلى الصَّلاةِ يكونُ مِنْ آخِرِ ما يقولُ بينَ التَّشَهُّدِ والتَّسْلِيم: «اللَّهمَّ اغفِرْ لي ما قَدَّمتُ وما أَخَّرْتُ، وما أَسْرَرْتُ ومَا أَعْلَنْتُ، وما أَسْرَفْتُ، وما أَنتَ أَعْلَمُ بِهِ مِنِّي، أَنْتَ المُقَدِّمُ، وَأَنْتَ المُؤَخِّرُ، لا إله إلاَّ أَنْتَ» رواه مسلم.

**1424/17** ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازغا ئولتۇرغاندا تەشەھھۇد بىلەن سالامنىڭ ئوتتۇرىسىدا دەيدىغان سۆزىنىڭ ئاخىرقىسى بولسا: «ئى الله مېنىڭ ئىلگىرى ۋە كېيىن قىلغان، مەخپىي ۋە ئاشكارا قىلغان گۇناھلىرىمنى، ئىسراپچىلىقىمنى مەغپىرەت قىلغىن. سەن خالىغاننى ئىلگىرى قىلغۇچى، خالىغاننى كېيىن قىلغۇچىدۇرسەن. سەن مېنىڭ گۇناھلىرىمنى مەندىنمۇ ياخشى بىلىسەن. سەن خالىغان كىشىلەرنى جەننەتكە كىرگۈزگۈچى، خالىغان كىشىلەرنى دوزاخقا كىرگۈزگۈچى زاتتۇرسەن. سەندىن باشقا ئىلاھ يوق». [مۇسلىمدىن]

1425/18 ـ وعنْ عائشةَ رضي اللَّه عنْهَا قَالَتْ: كانَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُكْثِرُ أنْ يقولَ في رُكُوعِهِ وَسُجُودِهِ: سُبْحَانَكَ اللَّهُمَّ رَبَّنَا وَبِحَمْدك، اللَّهُمَّ اغْفِرْ لي» متفقٌ عليهِ.

**1425/18** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ رۇكۇ ۋە سەجدىلىرىدە: «ئى الله! سېنى پاك دەپ ياد ئېتىمەن، ئى الله! سەن بىزنىڭ رەببىمىز، سېنى ماختايمىز، ئى الله مېنى مەغپىرەت قىلغىن» دېگەن كەلىمىلەرنى كۆپ قىلاتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1426/19 ـ وَعَنْهَا أنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ يَقُولُ في رُكوعِهِ وسجودِهِ: «سُبُّوحٌ قدُّوسٌ ربُّ الملائِكةِ وَالرُّوحِ» رواه مسلم.

**1426/19** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ رۇكۇ ۋە سەجدىلىرىدە: «سۇببۇھۇن، قۇددۇسۇن، رەببۇل مەلائىكەتى ۋەر رۇھ[2]» دەيتتى. [مۇسلىمدىن]

---

[1] ئى الله! سېنى ئەسلەشتە، ساڭا شۈكرى قىلىشتا ۋە سېنىڭ ئىبادىتىڭنى ياخشى قىلىشتا ماڭا ياردەم بەرگىن.
[2] ئى الله سەن لايىق بولمىغان سۈپەتلەردىن پاكتۇرسەن، ئۇلۇغدۇرسەن، بارلىق مەلائىكە ۋە جىبرىئىلنىڭ پەرۋەردىگارىدۇرسەن.

1427/20 ـ وعَنِ ابن عَبَّاسٍ رضي اللَّه عنهُما أَنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «فَأَمَّا الرُّكوعُ فَعَظِّموا فيهِ الرَّبَّ عز وجل، وأَمَّا السُّجُودُ فَاجْتَهِدُوا في الدُّعاء فَقَمِنٌ أَنْ يُسْتَجَاب لَكُمْ» رواه مسلم.

**1427/20** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «رۇكۇدا بولسا الله تائالانى ئۇلۇغلاڭلار، «سۇبھانە رەببىيەل ئەزىم» دەڭلار سەجدىدە بولسا دۇئانى قاتتىق قىلىڭلار، سەجدىدە قىلغان دۇئايىڭلار ئىجابەت بولۇشقا لايىق». [مۇسلىمدىن]

1428/21 ـ وعن أَبي هريرةَ رضي اللَّه عَنْهُ أَنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «أَقربُ ما يَكونُ العَبْدُ مِن ربِّهِ وَهَو ساجدٌ، فَأَكثِرُوا الدُّعاءَ» رواهُ مسلم.

**1428/21** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بەندىنىڭ ئۆز رەببىگە ئەڭ يېقىن بولغان ۋاقتى، سەجدىدىكى ۋاقتىدۇر. شۇڭا سەجدىدە دۇئانى كۆپ قىلىڭلار». [مۇسلىمدىن]

1429/22 ـ وعنهُ أَنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ يقُولُ في سُجُودِهِ اللَّهُمَّ اغفِرْ لي ذَنبي كُلَّهُ: دِقَّه وجِلَّهُ، وأَوَّله وَآخِرَهُ، وعلانيته وَسِرَّه» رواهُ مسلم.

**1429/22** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەجدىدە: «ئى الله! مېنىڭ گۇناھلىرىمنىڭ ھەممىسىنى مەغپىرەت قىلغىن، ئۇنىڭ كىچىك ۋە چوڭىنى، ئەۋۋەلقىسى ۋە ئاخىرقىسى، ئاشكارا ۋە مەخپىي بولغىنىنى مەغپىرەت قىلغىن» دەيتتى. [مۇسلىمدىن]

1430/23 ـ وعنْ عائشةَ رضي اللَّه عنْها قالَتْ: افتَقدْتُ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ذَاتَ لَيْلَةٍ، فَتَحَسَّسْتُ، فَإِذَا هُو راكِعٌ أَوْ سَاجدٌ يقولُ: «سُبْحَانَكَ وبحمدِكَ، لا إِلهَ إِلاَّ أَنْتَ» وفي روايةٍ: فَوقَعَت يَدِي على بَطْنِ قَدميهِ، وهُوَ في المَسْجِدِ، وهما منْصُوبتانِ، وَهُوَ يَقُولُ: «اللَّهُمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِرِضَاكَ مِنْ سَخَطِكَ، وبمُعافاتِكَ مِنْ عُقوبتِكَ، وَأَعُوذُ بِكَ مِنْكَ، لا أُحْصِي ثَنَاءً عليكَ أَنْتَ كما أَثْنيتَ على نَفْسِكَ» رواهُ مسلم.

**1430/23** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن بىر كېچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى تاپالماي ئىزدەپ قارىسام، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رۇكۇ ياكى سەجدىدە بولۇپ مۇنداق دەۋاتقان ئىكەن: «ئى الله! سېنى پاكلىق بىلەن ياد ئېتىمەن، ۋە ساڭا ھەمدى ئېيتىمەن. سەندىن باشقا ئىلاھ يوق».

يەنە بىر رىۋايەتتە: مېنىڭ قولۇم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاپىنىغا تەگدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەجدىدە بولۇپ ئىككى تاپىنى تىكلەكلىك ئىكەن، ئۇ مۇنداق دەۋتىپتىكەن: «ئى الله! سېنىڭ رازىلىقىڭ بىلەن غەزىپىڭدىن، سېنىڭ ئەپۇ قىلىشىڭ بىلەن يامان ئاقىۋەتكە قويۇشىڭدىن، سېنىڭ رەھمىتىڭ بىلەن ئازابىڭدىن پاناھ تىلەيمەن، سېنى لايىقىدا مەدھىيەلەشكە ئاجىزلىق قىلىمەن، سەن خۇددى ئايەتلىرىڭدە ئۆزەڭگە سانا ئېيتقاندەك ئۇلۇغ زاتتۇرسەن» دېيىلگەن. [مۇسلىمدىن]

1431/24 ـ وعنْ سعدِ بن أبي وقاصٍ رضي اللّه عنهُ قال: كُنَّا عِنْد رسُولِ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: «أيعجِزُ أحدُكم أنْ يكْسِبَ في كلِّ يومٍ ألف حَسنَة،» فَسَأَلَهُ سائِلٌ مِنْ جُلَسائِهِ: كيفَ يكسِبُ ألفَ حَسنَةٍ؟ قالَ: «يُسَبِّحُ مِائَةَ تَسْبيحة، فَيُكتَبُ لهُ ألفُ حسنَةٍ، أوْ يُحَطُّ عنْهُ ألفُ خَطِيئَةٍ» رواه مسلم.

قال الْحُميدِيُّ: كذا هو في كتاب مسلم: «أوْ يُحَطُّ» قال: البَرْقَانيُّ: ورواهُ شُعْبَةُ، وأبو عوانَة، ويَحيَى القَطَّانُ، عَنْ مُوسى الذي رواه مسلم مِن جهتِهِ فقالُوا: «وَيُحَطُّ» بِغَيْرِ ألفٍ.

**1431/24** ـ سەئد ئىبنى ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدىكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا ئىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىرەرسىڭلار كۈندە مىڭ ياخشىلىق قىلىشتىن ئاجىز كېلەمدۇ؟» دېدى. ئولتۇرغان كىشىلەردىن بىرى: قانداقمۇ كۈندە مىڭ ياخشىلىق قىلغىلى بولسۇن؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىمكى ھەر كۈنى **100** قېتىم تەسبىھ ئېيتسا (سۇبھانەللا) ئۇنىڭغا مىڭ ياخشىلىق يېزىلىدۇ، ياكى ئۇنىڭدىن **100** خاتالىق ئۆچۈرۈلىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1432/25 ـ وعنْ أبي ذَرٍّ رضي اللّه عنهُ أنَّ رسُولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «يُصْبِحُ عَلى كُلِّ سُلامَى مِنْ أحدِكُمْ صَدَقَةٌ: فكُلُّ تَسْبِيحةٍ صدقَةٌ، وكُلُّ تَحْمِيدَةٍ صَدَقَةٌ، وَكُلُّ تَهْلِيلَةٍ صَدَقَةٌ، وكُلُّ تَكْبِيرَةٍ صدقَةٌ، وَأَمْرٌ بِالمعْرُوفِ صَدَقَةٌ، وَنَهْيٌ عَنِ المُنكَرِ صدقَةٌ. وَيُجْزِيءُ مِنْ ذلكَ ركْعتَانِ يَرْكَعُهُما منَ الضُّحَى» رواه مسلم.

**1432/25** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇكى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ دىنىڭلاردا، ھەر سەھەردە ھەر بىر ئۈگىلىرىڭلارغا قارىتا ئادا قىلىشقا تېگىشلىك سەدىقە باردۇر. ھەر بىر تەسبىھ (سۇبھانەللا) سەدىقە، ھەر بىر ھەمدى (ئەلھەمدۇلىللا) سەدىقە، ھەر بىر تەھلىل (لائىلاھە ئىللەللا) سەدىقە ۋە ھەر بىر تەكبىر (الله ئەكبەر) سەدىقە ۋە ياخشىلىققا بۇيرۇش سەدىقە، يامانلىقتىن توسۇش سەدىقىدۇر. چاشكا ۋاقتىدا ئىككى رەكئەت نامار ئوقۇش بولسا يۇقىرىقىلارنىڭ ھەممىسىگە كۇپايە قىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1433/26 ـ وعَنْ أُمِّ المؤمنِينَ جُوَيْرِيَةَ بنتِ الحارِثِ رضي اللّه عَنْها أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم خَرجَ مِنْ عِنْدِهَا بُكرَةً حِينَ صَلَّى الصُّبْحَ وهِيَ في مسْجِدِهَا، ثُمَّ رَجع بَعْد أنْ أَضْحى وهَي جَالِسةٌ فقال: «مازلْتِ على الحال التي فارَقْتُك عَلَيْهَا؟» قالَتْ: نَعمْ: فَقَالَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَقَدْ قُلْتُ بَعْدكِ أَرْبَعَ كَلمَاتٍ ثَلاثَ مرَّاتٍ، لَوْ وُزِنَتْ بِمَا قُلْتِ مُنْذُ الْيَومِ لَوَزَنْتهُنَّ: سُبْحَانَ اللّهِ وبِحمْدِهِ عَدَدَ خَلْقِهِ، وَرِضَاءَ نَفْسِهِ، وَزِنَةَ عرْشِهِ، ومِداد كَلمَاتِه» رواه مسلم.

وفي روايةٍ لهُ: سُبْحَانَ اللّهِ عددَ خَلْقِهِ، سُبْحَانَ اللّهِ رِضَاءَ نَفْسِهِ، سُبْحَانَ اللّهِ زِنَةَ عَرْشِهِ، سُبْحَانَ اللّهِ مِداد كَلماتِهِ». وفي روايةِ الترمذي: «ألا أُعلِّمُكِ كَلماتٍ تَقُولِينَها؟ سُبْحانَ اللّهِ عَدَدَ خلقِهِ، سُبْحانَ اللّهِ عَددَ خَلْقِهِ، سُبْحانَ اللّه عدد خَلْقِهِ، سُبْحانَ اللّه رضا نَفْسِهِ، سُبْحان اللّهِ رضا نَفْسِهِ، سُبْحانَ اللّه رضا نَفْسِهِ،

سُبحَانَ اللَّه زِنَةَ عرْشِهِ، سُبحَانَ اللَّه زِنَةَ عرْشِهِ، سُبحَانَ اللَّه زِنَةَ عرْشِهِ، سُبحَانَ اللَّهِ مِدادَ كَلماتِهِ، سُبحَانَ اللَّهِ مِدادَ كَلماتِهِ، سُبحَانَ اللَّهِ مِدادَ كَلماتِه».

**1433/26** ـ مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى جۇۋەيرىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھا نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئەتىگىنى ئۇنىڭ يېنىدا بامداتنى ئوقۇپ چىقىپ كەتكەندە، جۇۋەيرىيە ئۆزى ناماز ئوقۇغان جايدا ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چاشكا نامىزىنى ئوقۇپ بولۇپ قايتىپ كىرسە ئۇ يەنە شۇ جايدا ئىكەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن چىقىپ كەتكەندىن تا ھازىرغىچە مۇشۇ ھالدا ئولتۇردىڭىزمۇ؟» دېۋىدى. ئۇ: ھەئە، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىزدىن ئايرىلغاندىن كېيىن تۆت كەلىمىنى ئۈچ قېتىم ئوقۇدۇم. ئۇنى بۈگۈن سىز ئوقۇغان نەرسە بىلەن تارازىغا سېلىنسا ئۇ كەلىمىلەر چوقۇم ئېغىر كېلىدۇ. ئۇلار: سۇبھانەللاھى ۋەبىھەمدىھى ئەدەدە خەلقىھى، ۋە رىزا نەفسىھى، ۋەزىنەتە ئەرشىھى، ۋە مىدادە كەلىماتىھى[1] دېگەن كەلىمىلەردۇر». [ مۇسلىمدىن]

1434/27 ـ وعنْ أَبي مُوسَى الأشعريِّ، رضي اللَّه عنهُ، عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قال: «مَثَلُ الذي يَذكُرُ ربَّهُ وَالذي لا يذكُرُهُ، مَثَل الحيِّ والمَيِّتِ» رواهُ البخاري. ورواه مسلم فقال: «مَثَلُ البَيْتِ الَّذي يُذْكَرُ اللَّه فِيهِ، وَالبَيتِ الذي لا يُذْكَرُ اللَّه فِيهِ، مَثَلُ الحَيِّ والمَيِّتِ».

**1434/27** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله نى ئەسلەيدىغان كىشى بىلەن ئەسلىمەيدىغان كىشى، ئۆلۈك كىشى بىلەن تىرىك كىشىگە ئوخشايدۇ». [بۇخارىدىن]

ئىمام مۇسلىمنىڭ رىۋايىتىدە: الله نى ئەسلەپ تۇرىدىغان ئۆي بىلەن ئەسلەپ تۇرمايدىغان ئۆي، ئۆلۈك ۋە تىرىكنىڭ مىسالىغا ئوخشاش، دېيىلگەن.

1435/28 ـ وعنْ أَبي هُريرةَ، رضي اللَّه عنْهُ، أَنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «يقُولُ اللَّه تَعالى: أَنَا عِنْدَ ظَنِّ عبدي بي، وأَنا معَهُ إِذا ذَكَرَني، فَإِن ذَكرَني في نَفْسهِ، ذَكَرْتُهُ في نَفسي، وإِنْ ذَكَرَني في ملإٍ، ذكَرتُهُ في ملإٍ خَيْرٍ منْهُمْ» متَّفقٌ عليه.

**1435/28** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن، «الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ”مەن بەندەمنىڭ ئىشەنچىسىگە قارىتا بولىمەن. ئۇ مېنى ئەسلىسىلا مەن ئۇنىڭ بىلەن بىللە، ئەگەر ئۇ مېنى كۆڭلىدە ئەسلىسە مەنمۇ ئۇنى كۆڭلۈمدە ئەسلەيمەن. ئۇ مېنى كۆپچىلىك ئىچىدە ئەسلىسە، مەنمۇ ئۇنى ئۇلاردىنمۇ ياخشىراق كۆپچىلىك ئىچىدە ئەسلەيمەن“». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1436/29 ـ وعَنْهُ قال: قالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «سبقَ المُفَرِّدُونَ» قالوا: ومَا المُفَرِّدُونَ يا رسُول اللَّهِ؟ قال: «الذَّاكِرُونَ اللَّه كثَيراً والذَّاكِراتُ» رواه مسلم. روي: «المُفَرِّدُونَ» بتشديد الراء وتخفيفها، والمَشْهُورُ الَّذي قَالَهُ الجمهُورُ: التَّشديدُ.

[1] الله نى ئۆزى ياراتقان مەخلۇقاتلارنىڭ سانىچىلىك، الله رازى بولغىدەك، الله نىڭ ئەرشىگە توغرا كەلگىدەك، الله نىڭ بارلىق كەلىمىلىرىگە باراۋەر كەلگىدەك، ھەمدىلەر ئېيتقان ھالەتتە پاكلىق بىلەن ياد ئېتىمەن، دېگەن سۆزلەردۇر.

**1436/29** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۇفەرىدلەر ئىلگىرلەپ كەتتى» دېگەن ئىدى، ساھابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مۇفەرىدلەر دېگەن كىم؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله نى كۆپ ئەسلەپ تۇرغۇچى ئەر ۋە ئاياللار» دېدى. [مۇسلىمدىن]

**1437/30** ـ وعن جابر رضي اللّه عَنْهُ قالَ: سمِعْتُ رسُول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «أَفْضَلُ الذِّكرِ: لا إله إلاَّ اللّه». رواهُ الترمِذيُّ وقال: حديثٌ حسنٌ.

**1437/30** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «زىكرنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى "لا ئىلاھە ئىللەللا" دۇر». [تىرمىزىدىن]

**1438/31** ـ وعنْ عبد اللّه بن بُسْرٍ رضي اللّه عنْهُ أَنَّ رَجُلاً قال: يا رسُولَ اللّهِ، إنَّ شَرَائِع الإسْلامِ قَدْ كَثُرتْ عليَّ، فَأَخبِرْني بِشيءٍ أَتشَبَّثُ بهِ قال: «لا يَزالُ لِسَانُكَ رَطْباً مِنْ ذِكْرِ اللّهِ». رواهُ الترمذي وقال: حديثٌ حَسَنٌ.

**1438/31** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى بۇسرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ، بىر كىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئىسلامدا قىلاي دېسەم ياخشى ئىشلار كۆپ، ماڭا بىر ئەمەلنى ئېيتىپ بەرسەڭ، شۇنىڭغىلا ئېسىلاي، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تىلىڭ ھەمىشە الله نىڭ زىكرى بىلەن ھۆل تۇرسۇن» دېدى. [تىرمىزىدىن]

**1439/32** ـ وعنْ جابِرٍ رضي اللّه عنهُ، عَنِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «منْ قال: سُبْحانَ اللّهِ وبِحَمدِهِ، غُرِستْ لهُ نَخْلَةٌ في الجَنَّةِ». رواه الترمذي وقال: حديث حسنٌ.

**1439/32** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى الله نى ھەمدى ئېيتقان ھالەتتە پاك دەپ ياد ئېتسە (سۇبھانەللاھى ۋەبىھەمدىھى) دېسە، ئۇنىڭ ئۈچۈن جەننەتتە بىر خورما دەرىخى تىكىلىدۇ». [تىرمىزىدىن]

**1440/33** ـ وعن ابن مسْعُودٍ رضي اللّه عَنْهُ قال: قال رسُول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم «لَقِيتُ إبراهيمَ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لَيْلَةَ أُسْرِيَ بي فقال: يا مُحمَّدُ أقرِيءْ أُمَّتَكَ منِّي السَّلام، وأَخبِرْهُمْ أَنَّ الجَنَّةَ طَيِّبةُ التُّرْبَةِ، عذْبَةُ الماءِ، وأَنَّها قِيعانٌ وأَنَّ غِرَاسَها: سُبْحانَ اللّه، والحمْدُ للّه، ولا إله إلاَّ اللّه واللّه أَكْبَرُ». رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

**1440/33** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن ئاسمانغا ئېلىپ چىقىلغان كېچىسى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا ئۇچراشتىم. ئۇ ماڭا: ئى مۇھەممەد! ئۈممىتىڭگە مەندىن سالام ئېيتقىن، ئۇلارغا خەۋەر قىلغىنكى، جەننەت تۇپرىقى پاك، سۈيى تاتلىق، بىپايان كەڭرى جايدۇر. ئۇنىڭ كۆچەتلىرى: «سۇبھانەللاھى، ۋەلھەمدۇلىللاھى، ۋەلا ئىلاھە ئىللەللاھۇ، ۋەللاھۇ ئەكبەر[1]» دېگەن سۆزلەردۇر، دېدى». [تىرمىزىدىن]

[1] الله نى پاك دەپ ياد ئېتىمەن ، بارلىق ماختىلىش الله غا خاستۇر، بىر الله دىن باشقا ئىلاھ يوقدۇر، الله بۈيۈكتۇر، دېگەن كەلىمەدۇر.

1441/34 ـ وعنْ أَبي الدَّرداءِ، رضيَ اللَّه عَنْهُ قالَ: قالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ألا أُنَبِّئُكُم بِخَيْرِ أَعْمَالِكُم، وأَزْكَاهَا عِند مليكِكم، وأرْفعِها في دَرجاتِكم، وخَيْرٌ لَكُمْ مِنْ إِنْفَاق الذَّهَبِ والفضَّةِ، وخَيْرٌ لَكُمْ مِنْ أَنْ تَلْقوْا عدُوَّكم، فَتَضرِبُوا أَعْنَاقَهُم، ويضرِبوا أَعْنَاقكُم؟» قالوا: بلَى، قال: «ذِكْرُ اللَّهِ تَعالى».

رواهُ الترمذي، قالَ الحاكمُ أَبو عبد اللَّهِ: إِسناده صحيح.

**1441/34** ـ ئەبۇدەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىلەرگە ئەمەللىرىڭلارنىڭ ياخشىراقى بولغان ۋە رەببىڭلارنىڭ نەزىرىدە پاكراقى، دەرىجەڭلار ئىچىدىكى يۇقىرىراقى بولغان ۋە سىلەر ئۈچۈن ئالتۇن ـ كۈمۈش سەدىقە قىلغاندىنمۇ، دۈشمەنلىرىڭلارغا ئۇچرىشىپ سىلەر ئۇلارنىڭ بويۇنلىرىغا، ئۇلار سىلەرنىڭ بويۇنلىرىڭلارغا ئۇرغاندىنمۇ ياخشىراق بولغان ئەمەلدىن خەۋەر بەرمەيمۇ؟» دېدى. ساھابىلار: شۇنداق قىلغىن ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ بولسىمۇ الله نى زىكىر قىلىش» دېدى. [تىرمىزىدىن]

1442/35 ـ وعن سعْدِ بنِ أَبي وقَّاصٍ رضي اللَّه عَنْهُ أَنَّهُ دَخَل مع رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم على امْرأَةٍ وبيْنَ يديْهَا نَوىً أَوْ حصىً تُسبِّحُ به فقال: «أَلا أُخْبِرُك بما هُو أَيْسرُ عَلَيْكِ مِنْ هذا أَوْ أَفْضَلُ» فقالَ: «سُبْحانَ اللَّهِ عددَ مَا خَلَقَ في السَّماءِ، وَسُبْحانَ اللَّهِ عددَ ما خَلَقَ في الأَرْضِ، و سُبحانَ اللَّهِ عددَ ما بيْنَ ذلك، وسبْحانَ اللَّهِ عدد ما هُوَ خَالِقٌ. واللَّه أَكْبرُ مِثْلَ ذلكَ، والحَمْد للَّهِ مِثْل ذلك، ولا إِله إلا اللَّه مِثْل ذلكَ، ولا حوْل ولا قُوَّةَ إِلاَّ باللَّه مِثْلَ ذلك». رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

**1442/35** ـ سەئد ئىبنى ئەبۇۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئالدىغا تاش ياكى ئۈرۈقچا قويۇۋېلىپ، ئۇنىڭ بىلەن تەسبىھ ئېيتىۋاتقان بىر ئايالنىڭ يېنىغا كىردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىزگە ئۇنىڭدىنمۇ ئاسانراق ياكى ئۇنىڭدىنمۇ ئەۋزەلرەك بىر كەلىمىنى دەپ بېرەيمۇ؟» دەپ مۇنداق دېدى: «مەن الله نى الله ئاسماندا ۋە زېمىندا ياراتقان ۋە ئاسمان ـ زېمىن ئارىسىدا ياراتقان ۋە بۇنىڭدىن كېيىن ياراتماقچى بولغان نەرسىلەرنىڭ سانى باراۋىرىدە الله نى ئۇلۇغلايمەن، ۋە شۇ نەرسىلەر باراۋىرىدە الله غا ھەمدى ئېيتىمەن ۋە شۇ نەرسىلەر باراۋىرىدە بىر الله دىن باشقا ئىلاھ يوق دەيمەن ۋە شۇ نەرسىلەر باراۋىرىدە كۈچ قۇدرەت پەقەت الله غا خاس دەيمەن» دېدى. [تىرمىزىدىن]

1443/36 ـ وعنْ أَبي مُوسى رضي اللَّه عنْه قال: قالَ لي رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَلا أَدُلُّك على كَنْزٍ مِنْ كُنُوزِ الجَنَّةِ؟» فقلت: بلى يا رسول اللَّه، قال: «لا حول ولا قُوَّةَ إِلاَّ بِاللَّهِ» متفقٌ عليه.

**1443/36** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «سېنى جەننەتنىڭ كانلىرىدىن بىر كانغا باشلاپ قويايمۇ؟» دېدى. مەن: شۇنداق قىلغىن ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «لا ھەۋلە ۋەلا قۇۋۋەتە ئىللا بىللاھى[1]» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

245 ـ باب

[1] ئى الله! كۈچ قۇدرەت پەقەت سىلىگىلا خاس.

ئولتۇرغاندا، قوپقاندا،ياتقاندا ۋە تاھارەتسىز، جۇنۇب ياكى ھىيىزدار بولۇپ قالغاندا الله نى ئەسلەپ تۇرۇشنىڭ لازىملىقى، لېكىن جۇنۇب ۋە ھەيزدار ھالدا قۇرئان ئوقۇشقا بولمايدىغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّ فِي خَلْقِ السَّمَاوَاتِ وَالأَرْضِ وَاخْتِلافِ اللَّيْلِ وَالنَّهَارِ لآياتٍ لأُولِي الأَلْبَابِ الَّذِينَ يَذْكُرُونَ اللَّهَ قِيَاماً وَقُعُوداً وَعَلَى جُنُوبِهِمْ﴾ ﴿شۈبھىسىزكى ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشىدا، كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىپ تۇرۇشىدا ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن، ئەلۋەتتە، روشەن دەلىللەر بار. ئۇلار ئۆرە تۇرغاندىمۇ، ئولتۇرغاندىمۇ، ياتقاندىمۇ الله نى ئەسلەپ تۇرىدۇ﴾[1].

1444/1 ـ وعنْ عائشة رضيَ اللَّه عنْهَا قَالَت: كانَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يذكُرُ اللَّه تَعالى على كُلِّ أَحيانِهِ. رواه مسلم.

**1444/1** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر قانداق چاغدا الله نى ئەسلەپ تۇراتتى. [مۇسلىمدىن]

1445/2 ـ وعن ابن عبَّاسٍ رضي اللَّه عنْهما عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لو أَنَّ أَحَدَكُمْ إِذا أَتَى أَهلَهُ قالَ: بِسْمِ اللَّهِ اللَّهُمَّ جَنِّبْنَا الشَّيطَانَ وَجنِّبِ الشَّيطانَ ما رزَقْتَنَا، فإنه إن يقدر بينهما ولد في ذلك لم يضره شيطان» متفقٌ عليه.

**1445/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئايالى بىلەن بىللە بولماقچى بولسا، الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن، ئى الله! بىزنى شەيتاندىن يىراق قىلغىن، شەيتاننى بىزگە بەرگەن نېمىتىڭدىن يىراق قىلغىن ـ دېسە، شۇ قېتىمقى بىللە بولۇشتىن الله پەرزەنت ئاتا قىلىپ قالسا شەيتان ئۇ بالىغا زىيان سالالمايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 246 ـ باب

## ئۇخلىغان ۋە ئويغانغاندا نېمە دېيىش توغرىسىدا

1446/1 ـ عن حُذَيْفَةَ، وأَبي ذَرٍّ رضيَ اللَّه عَنْهُمَا قالا: كانَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذا أَوَى إِلى فِراشِهِ قال: «بِاسمِكَ اللَّهُمَّ أَمُوتُ وَ أَحْيَا» وإِذا اسْتَيقَظَ قال: «الحمْدُ للَّهِ الذِي أَحْيَانَا بعد مَا أَماتَنَا وَإِلَيْهِ النُّشُورُ» رواه الترمذي.

**1446/1** ـ ھۇزەيفە ۋە ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇخلاش ئۈچۈن ئورنىغا كەلگەندە: «ئى الله سېنىڭ نامىڭ بىلەن ياشايمەن ۋە ئۆلىمەن» دەيتتى. ئويغانغاندا: «بىزنى ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلدۈرگەن الله غا ھەمدىلەر بولسۇن، ھەممە الله تەرەپكە قايتىدۇ» دەيتتى. [بۇخارىدىن]

[1] سۈرە ئال ئىمران 190 ـــ 191 ـ ئايەتكىچە.

## 247 ـ باب

## توپلىشىپ الله نى ئەسلەشنىڭ پەزىلىتى ۋە شۇنداق سورۇنلارغا قىزىقىش ۋە ئۇ سورۇنلاردىن سەۋەبسىز ئايرىلىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَاصْبِرْ نَفْسَكَ مَعَ الَّذِينَ يَدْعُونَ رَبَّهُمْ بِالْغَدَاةِ وَالْعَشِيِّ يُرِيدُونَ وَجْهَهُ وَلَا تَعْدُ عَيْنَاكَ عَنْهُمْ﴾ ﴿سەن پەرۋەردىگارىنىڭ رازىلىقىنى تىلەپ، ئەتىگەن ـ ئاخشامدا ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىدىغانلار (يەنى ئاجىز، كەمبەغەل مۇسۇلمانلار) بىلەن سەۋرچان بولغان ھالدا بىللە بولغىن، ھاياتىي دۇنيانىڭ زىبۇ ـ زىننىتىنى(يەنى مۇشرىكلارنىڭ چوڭلىرىنىڭ سۆھبىتىنى) دەپ، ئۇلارنى كۆزگە ئىلماي قالمىغىن﴾[1].

1447/1 ـ وعنْ أبي هُريرةَ رضي اللّه عنهُ قال: قالَ رَسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم: «إنَّ للَّهِ تَعالى ملائِكَةً يَطُوفُونَ في الطُّرُق يَلْتَمِسُونَ أَهْلَ الذِّكْرِ، فإذا وَجدُوا قَوْماً يذكُرُونَ اللّه عَزَّ وَجلَّ، تَنَادَوْا: هَلُمُّوا إلى حاجتِكُمْ، فَيَحُفُّونَهم بأَجْنِحَتِهم إلى السَّمَاء الدُّنْيَا، فَيسأَلُهم رَبُّهُم ـ وَهُوَ أَعْلم ـ: ما يقولُ عِبَادِي؟ قال: يَقُولُونَ: يُسبِّحُونَكَ وَيُكبِّرونكَ، ويحْمَدُونَكَ، ويُمَجِّدُونَكَ، فيقولُ: هل رأوْني؟ فيقولون: لا واللّهِ ما رأوْكَ، فَيَقُولُ: كَيْفَ لو رَأَوْني؟، قال: يقُولُون لو رَأَوْكَ كانُوا أَشَدَّ لكَ عِبادَةً، وأَشَدَّ لكَ تمْجيداً، وأكثرَ لكَ تَسْبِيحاً. فَيَقُولُ: فماذا يَسأَلُونَ؟ قال: يَقُولونَ: يسأَلُونَكَ الجَنَّةَ. قالَ: يقولُ: وَهل رَأَوْهَا؟ قالَ: يَقُولُونَ: لا وَاللّه ياربِّ مَا رأَوْهَا. قَالَ: يَقُولُ: فكَيْفَ لو رَأَوْهَا؟، قال: يَقُولُونَ: لو أنَّهُم رأوْها كَانُوا أشَدَّ عليْهَا حِرْصاً، وَأَشَدَّ لَهَا طَلَباً، وَأَعْظَم فِيها رغْبة. قَالَ: فَمِمَّ يَتَعَوَّذُونَ؟ قَالَ: يَتَعَوَّذُونَ مِنَ النَّارِ، قال: فَيَقُولُ: وهَل رَأَوْهَا؟ قالَ: يقولونَ: لا واللّهِ ما رأَوْهَا. فَيقُولُ: كَيْف لو رَأَوْها؟، قال: يقولُون: لو رَأَوْهَا كانوا أَشَدَّ منها فِراراً، وأَشَدَّ لها مَخَافَة. قَالَ: فيقُولُ: فَأُشْهِدُكم أَنِّي قَد غَفَرْتُ لهم، قَالَ: يقُولُ مَلَكٌ مِنَ الملائِكَةِ: فِيهم فُلانٌ لَيْس مِنهم، إنَّمَا جاءَ لِحاجَةٍ، قال: هُمُ الجُلَسَاءُ لا يَشْقَى بِهِم جلِيسهُم» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ لمسلِمٍ عنْ أبي هُريرةَ رضِي اللّه عنْهُ عَنِ النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إنَّ للَّهِ مَلائِكَةً سَيَّارةً فُضَلاءَ يتَتَبَّعُونَ مجالِس الذِّكرِ، فَإِذا وجدُوا مَجلِساً فِيهِ ذِكْرٌ، قَعدُوا معهُم، وحفَّ بعْضُهُم بعْضاً بِأَجْنِحَتِهِم حتَّى يَمْلؤوا ما بيْنَهُمْ وَبَيْنَ السَّماءِ الدُّنيَا، فَإذا تَفَرَّقُوا عَرجُوا وصعِدوا إلى السَّماءِ، فَيسْأَلُهُمُ اللّهُ عَزَّ وجلَّ ـ وهُوَ أَعْلَمُ ـ: مِنْ أَيْنَ جِئْتُمْ؟ فَيَقُولُون: جِئْنَا مِنْ عِندِ عِبادٍ لَكَ في الأَرْضِ: يُسبحُونكَ، ويُكبِّرُونَكَ، وَيُهَلِّلُونَكَ، وَيحْمَدُونَكَ، وَيَسْأَلُونكَ. قال: وماذا يسْأَلُوني؟ قَالُوا: يَسْأَلُونَكَ جنَّتَكَ. قال: وهَلْ رَأَوْا جنَّتي؟ قالُوا: لا، أَيْ ربِّ: قال: فكَيْفَ لو رأَوْا جنَّتي؟ قالُوا: ويسْتَجيرُونَكَ قال: ومِمَّ يسْتَجِيرُوني؟ قالوا: منْ نَارِكَ ياربِّ. قال: وَهَلْ رَأَوْا نَارِي؟ قالوا: لا، قال: فَكَيْفَ لَوْ رَأَوْا نَارِي؟، قالُوا: ويسْتَغْفِرونكَ، فيقول: قَدْ غفَرْتُ

[1] سۈرە كەھف 28 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

لهُمْ، وأعطَيْتُهُمْ ما سَأَلُوا، وأجرْتُهم مِمَّا استَجاروا. قال: فَيقُولونَ: ربِّ فيهِمْ فُلانٌ عبْدٌ خَطَّاءٌ إِنَّمَا مَرَّ، فَجلَس معهُمْ، فيقول: ولهُ غفَرْتُ، هُمْ القَوْمُ لا يَشْقَى بِهِمْ جَلِيسُهُمْ».

**1447/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يوللاردا الله نى ئەسلەش ئۈچۈن يىغىلىشقان كىشىلەرنى ئىزدەپ يۈرۈيدىغان الله نىڭ پەرىشتىلىرى بولۇپ، ئەگەر شۇنداق كىشىلەرنى تاپسا، بىر ـ بىرىگە: كېلىڭلار، ھاجىتىڭلارغا كېلىڭلار، دەپ توۋلىشىدۇ. ئۇلار قاناتلىرى بىلەن ئۇلارنى ئاسمانغىچە ئورىۋالىدۇ. ئۇلارنىڭ رەببى بىلىپ تۇرۇپ: بەندىلىرىم نېمە دەيدۇ؟ دەپ سورايدۇ. پەرىشتىلەر: سېنى پاكلىق بىلەن ياد ئېتىپ سېنى ئۇلۇغلاپ ھەمدى ئېيتىۋاتىدۇ. (سۇبھانەللا، ۋەلھەمدۇلىللا، ئاللاھۇئەكبەر) دەيدۇ. الله: ئۇلار مېنى كۆرۈپتىمۇ؟ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ياق، سېنىڭ نامىڭ بىلەن قەسەمكى ئۇلار سېنى كۆرمىگەن ـ دەيدۇ. الله: كۆرسە قانداق بولۇپ كېتەر؟ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ئۇلار سېنى كۆرگەن بولسا، ساڭا تېخىمۇ بەك ئىبادەت قىلغان، ھەمدە ئېيتقان، تېخىمۇ كۆپ تەسبىھ ئېيتقان بولاتتى دەيدۇ. الله: ئۇلار نېمە سوراۋاتىدۇ؟ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: سەندىن جەننەتنى سورايدۇ دەيدۇ. الله: ئۇلار جەننەتنى كۆرگەنمۇ؟ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ياق، سېنىڭ نامىڭ بىلەن قەسەمكى، ئى رەببىم! ئۇلار جەننەتنى كۆرمىگەن، دەيدۇ. الله: ئەگەر ئۇلار جەننەتنى كۆرگەن بولسا قانداق بولاتتى؟ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ئەگەر ئۇلار جەننەتنى كۆرگەن بولسا، ئۇلارنىڭ جەننەتكە بولغان تەلپۈنۈشى ۋە قىزىقىشى تېخىمۇ كۈچىيىپ، جەننەتكە بولغان ئىشتىياقى تېخىمۇ ئاشاتتى، دەيدۇ. الله: ئۇلار نېمىدىن پاناھ تىلەۋاتىدۇ؟ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ئۇلار دوزاختىن پاناھ تىلەۋاتىدۇ، دەيدۇ. الله: ئۇلار دوزاخنى كۆرۈپتىمۇ؟ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ياق،سېنىڭ نامىڭ بىلەن قەسەمكى، ئۇلار دوزاخنى كۆرمىگەن، دەيدۇ. الله: ئەگەر ئۇلار دوزاخنى كۆرگەن بولسا قانداق بولاتتى؟ دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ئەگەر ئۇلار دوزاخنى كۆرگەن بولسا، ئۇنىڭدىن تېخىمۇ بەك قاچاتتى ۋە تېخىمۇ بەك قورقاتتى، دەيدۇ. الله: سىلەرنى گۇۋاھ قىلىمەن، ئۇلارنى مەغپىرەت قىلدىم، دەيدۇ. ئۇلاردىن بىر پەرىشتە: ئۇلار ئىچىدىكى بىر كىشى ئۇلاردىن ئەمەس، ئۇ ھاجەت ئۈچۈن كەلگەن، دەيدۇ. الله: ئۇلار شۇنداق سۆھبەتداشلاركى ئۇلار بىلەن بىللە ئولتۇرغۇچىلارمۇ ئەجىرسىز قالمايدۇ، دەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1448/2 ـ وعنهُ عنْ أَبي سعيدٍ رضِي اللَّه عنهُمَا قالا: قَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يَقْعُدُ قَوْمٌ يذْكُرُونَ اللَّهَ إِلاَّ حفَّتْهُمُ الملائِكة، وغشِيتهُمُ الرَّحْمةُ ونَزَلَتْ علَيْهِمْ السَّكِينَة، وذكَرَهُم اللَّه فِيمن عِنْدَهُ» رواه مسلم.

**1448/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر قەۋم الله نى ئەسلەش ئۈچۈن ئولتۇرىدىكەن، ئۇلارنى الله نىڭ پەرىشتىلىرى ئورىۋالىدۇ. ئۇلارغا رەھمەت ۋە خاتىرجەملىك چۈشىدۇ. الله ئۇلار توغرۇلۇق يېنىدىكى پەرىشتىلەرگە سۆزلەپ بېرىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1449/3 ـ وعن أَبي واقِدٍ الحارِثِ بن عَوْفٍ رضيَ اللَّه عنْهُ أَنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بيْنَما هُو جَالِسٌ في المسْجِدِ، والنَّاسُ معهُ، إِذ أَقْبلَ ثَلاثَةُ نَفَرٍ، فأَقْبَلَ اثْنَانِ إِلى رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وذَهَب واحدٌ، فَوقَفَا على رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. فَأَمَّا أَحدُهُما فرأَى فُرْجَةً في الحلْقَةِ، فجَلَسَ فيها وأَمَّا

الآخَرُ، فَجَلَس خَلْفَهُمْ، وأَمَّا الثالثُ فَأَدبر ذاهباً. فَلمَّا فَرَغَ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «ألا أُخبِرُكم عن النَّفَرِ الثَّلاثَةِ، أَمَّا أَحدُهم، فَأَوى إِلى اللَّهِ فآواه اللَّه وأَمَّا الآخرُ فَاسْتَحْيى فاستحيى اللَّهُ مِنْهُ وَأَمَّا الآخرُ، فأَعْرضَ، فأَعْرض اللَّهُ عنْهُ» متفقٌ عليه.

**1449/3** ـ ھارىس ئىبنى ئەۋف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەر بىلەن مەسچىتتە ئولتۇرغان ئىدى. ئۈچ كىشى كىرىپ، ئىككىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەرەپكە يۈزلەندى. بىرى كېتىپ قالدى. يەنى ئىككىسىدىن بىرى سورۇندا بىر بوشلۇقنى كۆرۈپ شۇ جايدا ئولتۇردى. يەنە بىرى سورۇننىڭ ئارقىسىدا ئولتۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۆزىنى تۈگىتىپ بولۇپ مۇنداق دېدى: «سىلەرگە ئۈچ كىشىنىڭ ئىشى توغرىلىق خەۋەر بېرەيمۇ؟ ئۇلارنىڭ بىرى الله دىن ئورۇن تەلەپ قىلىۋىدى، الله ئۇنىڭغا ئورۇن بەردى. يەنە بىرى ھايا قىلىۋىدى، الله مۇ ئۇنىڭدىن ھايا قىلدى. (ئالدىدا ئولتۇرغان ئادەملەردەك ئەجىر بەردى) يەنە بىرى، يۈز ئۆرۈۋىدى الله مۇ ئۇنىڭدىن يۈز ئۆردى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1450/4** ـ وعن أَبي سعيد الخُدْرِيِّ رضي اللَّه عنْهُ قال: خَرج معاوِيَة رضي اللَّه عَنْهُ علَى حَلْقَةٍ في المسْجِدِ، فقال: ما أَجْلَسكُمْ؟ قالُوا: جلَسْنَا نَذْكُرُ اللَّه. قَالَ: آللَّهِ ما أَجْلَسكُم إِلاَّ ذَاكَ؟ قالوا: ما أَجْلَسنَا إِلاَّ ذَاكَ، قال: أَما إِنِّي لَمْ أَسْتَحْلِفْكُم تُهْمةً لَكُم وما كانَ أَحدٌ بمنْزِلَتِي مِنْ رسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَقلَّ عنْهُ حَديثاً مِنِّي: إِنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم خرَج علَى حَلْقَةٍ مِن أَصحابِه فقال: «ما أَجْلَسكُمْ؟» قالوا: جلَسْنَا نَذكُرُ اللَّه، ونَحْمدُهُ علَى ماهَدَانَا لِلإِسْلامِ، ومنَّ بِهِ عليْنا. قَال: «آللَّهِ ما أَجْلَسكُمْ إِلاَّ ذَاكَ؟ قالوا: واللَّه ما أَجْلَسنا إِلاَّ ذَاكَ. قالَ: «أَما إِنِّي لَمْ أَسْتَحْلِفْكُمْ تُهمةً لكُمْ، ولِكنَّهُ أَتاني جبرِيلُ فَأَخْبرني أَنَّ اللَّه يُباهِي بِكُمُ الملائكَةَ» رواهُ مسلمٌ.

**1450/4** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مۇئاۋىيە مەسچىتتە چۆرىدىشىپ ئولتۇرغان كىشىلەرنىڭ يېنىغا كېلىپ: سىلەر بۇ يەردە نېمە ئۈچۈن ئولتۇردۇڭلار؟ دېدى. ئۇلار: الله نى زىكىر قىلىپ ئولتۇرۇپتىمىز، دېيىشتى. مۇئاۋىيە: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سىلەر باشقا ئىش ئۈچۈن ئەمەس، پەقەت الله نى زىكىر قىلىش ئۈچۈنلا ئولتۇردۇڭلارمۇ؟ دېدى. ئۇلار: بىز پەقەت مۇشۇ ئىش ئۈچۈنلا ئولتۇردۇق، دېيىشتى. مۇئاۋىيە: مەن ھەرگىزمۇ سىلەرگە تۆھمەت قىلىپ قەسەم قىلدۇرماقچى ئەمەس، ھېچكىمنىڭ بايان قىلغان ھەدىسى مېنىڭكىدەك ئاز ئەمەس، (مېنىڭ ئاز ھەدىسلىرىمنىڭ ئىچىدىكى بىرى شۇكى) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلارنىڭ بىر سورۇنىغا چىقىپ: «سىلەر نېمە ئۈچۈن ئولتۇردۇڭلارمۇ؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: بىز الله نى زىكىر قىلىپ، الله نىڭ بىزنى ئىسلامغا ھىدايەت قىلغىنىغا ۋە بىزگە قىلغان ئېھسانلىرىغا رەھمەت ئېيتىپ ئولتۇرۇپتىمىز، دېيىشكەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سىلەر باشقا ئىش ئۈچۈن ئەمەس پەقەت الله نى زىكىر قىلىش ئۈچۈنلا ئولتۇردۇڭلارمۇ؟» دېدى، ئۇلار الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بىز پەقەت مۇشۇ ئىشلار ئۈچۈنلا ئولتۇردۇق ـ دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن ھەرگىزمۇ سىلەرگە تۆھمەت قىلىپ قەسەم قىلدۇرماقچى ئەمەس. لېكىن، جىبرىئىل كېلىپ ماڭا الله نىڭ سىلەر بىلەن پەرىشتىلەرگە پەخىرلىنىۋاتقانلىقىنى يەتكۈزدى» دېگەن ئىدى. [مۇسلىمدىن]

## 248 ـ باب

### الله نى ئەسلىگەن ۋە كەچلەردە الله نى زىكىر قىلىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَاذْكُرْ رَبَّكَ فِي نَفْسِكَ تَضَرُّعاً وَخِيفَةً وَدُونَ الْجَهْرِ مِنَ الْقَوْلِ بِالْغُدُوِّ وَالْآصَالِ وَلَا تَكُنْ مِنَ الْغَافِلِينَ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭنى يىلىنغان ۋە ئۇنىڭدىن قورققان ھالدا ئىچىڭدە ياد ئەتكىن، ئەتىگەندە ـ ئاخشامدا ئۈنى پەس ئاۋازدا زىكرى قىلغىن، غاپىللاردىن بولمىغىن﴾[1] ﴿وَسَبِّحْ بِحَمْدِ رَبِّكَ قَبْلَ طُلُوعِ الشَّمْسِ وَقَبْلَ غُرُوبِهَا﴾ ﴿مەمنۇن بولۇشىڭ ئۈچۈن، كۈن چىقىشتىن ئىلگىرى، كۈن پېتىشتىن بۇرۇن، پەرۋەردىگارىڭغا تەسبىھ ئېيتقىن ۋە ھەمدە ئېيتقىن﴾[2] ﴿وَسَبِّحْ بِحَمْدِ رَبِّكَ بِالْعَشِيِّ وَالْإِبْكَارِ﴾ ﴿ئاخشىمى ـ ئەتىگىنى پەرۋەردىگارىڭغا ھەمدە بىلەن تەسبىھ ئېيتقىن﴾[3] ﴿فِي بُيُوتٍ أَذِنَ اللَّهُ أَنْ تُرْفَعَ وَيُذْكَرَ فِيهَا اسْمُهُ يُسَبِّحُ لَهُ فِيهَا بِالْغُدُوِّ وَالْآصَالِ رِجَالٌ لَا تُلْهِيهِمْ تِجَارَةٌ وَلَا بَيْعٌ عَنْ ذِكْرِ اللَّهِ﴾ ﴿الله نىڭ ئۇلۇغلىنىشى ۋە ئىسمىنىڭ ياد ئېتىلىشى، بۇيرۇلغان مەسچىتلەردە (مۆمىنلەر) ئەتىگەن ـ ئاخشامدا تەسبىھ ئېيتىپ تۇرىدۇ، ئۇلار شۇنداق ئەرلەركى سودا ـ سېتىق ئۇلارنى الله نى زىكرى قىلىشتىن غەپلەتتە قالدۇرمايدۇ﴾[4] ﴿إِنَّا سَخَّرْنَا الْجِبَالَ مَعَهُ يُسَبِّحْنَ بِالْعَشِيِّ وَالْإِشْرَاقِ﴾ ﴿بىز ھەقىقەتەن تاغلارنى (داۋۇد قا) بويسۇندۇرۇپ بەردۇق، ئۇلار داۋۇد بىلەن ئەتىگىنى ـ ئاخشىمى تەسبىھ ئېيتاتتى﴾[5].

1451/1 ـ وعنْ أبي هريرة رضي اللَّه عنهُ قال: قالَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ قال حِينَ يُصْبِحُ وحِينَ يُمسِي: سُبْحانَ اللَّهِ وبِحمدِهِ مِائَةَ مَرةٍ لَم يأْتِ أَحدٌ يوْمَ القِيامة بأفضَل مما جَاءَ بِهِ، إِلاَّ أَحدٌ قال مِثْلَ مَا قال أَوْ زَادَ» رواهُ مسلم.

**1451/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئەتىگەن ۋە كەچتە ”سۇبھانەللاھى ۋەبىھەمدىھى“ نى 100 قېتىم دېسە، ھېچقانداق كىشى قىيامەت كۈنى ئۇ كىشى ئېلىپ كەلگەن نەرسىدىن ئەۋزەل نەرسىنى ئېلىپ كېلەلمەيدۇ. پەقەت (شۇ سۆزنى) شۇ كىشى دېگەنچىلىك ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق دېگەن كىشى ئېلىپ كېلەلەيدۇ». [مۇسلىمدىن]

1452/2 ـ وعَنهُ قال: جاءَ رجُلٌ إِلى النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فقال: يا رسُول اللَّهِ ما لَقِيتُ مِنْ عَقْرَبٍ لَدغَتني البارِحةَ، قال: «أَما لَو قُلتَ حِينَ أَمْسيت: أَعُوذُ بِكَلماتِ اللَّهِ التَّامَّاتِ مِنْ شَرِّ ما خَلَقَ لم تَضُرَّك» رواه مسلم.

**1452/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! كېچە مېنى چايان چېقىۋالدى، دېۋىدى،

---

[1] سۈرە ئەئراف 205 ـ ئايەت.
[2] سۈرە تاھا 130 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە غافىر 55 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە نۇر 36 ـ 37 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] ساد 18 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «كەچتە "الله نىڭ مۇكەممەل كەلىمىلىرى بىلەن الله ياراتقان نەرسىلەرنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن" دېگەن دۇئانى ئوقۇغان بولساڭ ئۇ ساڭا زىيان يەتكۈزەلمەيتتى، ئەمەسمۇ؟» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1453/3 ـ وعنْهُ عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أنَّه كان يقول إذَا أصْبَحَ: «للَّهُمَّ بِكَ أَصْبَحْنَا وبِكَ أَمسَيْنَا وبِكَ نَحْيا، وبِكَ نَمُوتُ، وَإِلَيْكَ النُّشُورُ» وإذا أمْسى قال: «اللَّهُمَّ بِكَ أَمْسَيْنَا، وبِكَ نَحْيا، وبِك نُموتُ وإِلَيْكَ النشور». رواه أبو داود والترمذي وقال: حديث حسن.

**1453/3 ـ** ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام تاڭ ئاتقاندا: «ئى الله! سېنىڭ قۇدرىتىڭ بىلەن تاڭ ئاتقۇزدۇق ۋە كەچ قىلدۇق. سېنىڭ قۇدرىتىڭ بىلەن تىرىلىمىز ۋە ئۆلىمىز. سەن تەرەپكە قايتۇرۇلىمىز» دەيتتى. كەچ كىرگەندە: «ئى الله! سېنىڭ قۇدرىتىڭ بىلەن كەچ قىلدۇق. سېنىڭ قۇدرىتىڭ بىلەن تىرىلىمىز ۋە ئۆلىمىز. سەن تەرەپكە قايتۇرۇلىمىز» دەيتتى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1454/4 ـ عنهُ أنَّ أبا بَكرٍ الصِّدِّيقَ، رضيَ اللَّه عنه، قال: يَا رَسُولَ اللَّهِ مُرْنِي بِكَلمَاتٍ أقُولُهُنَّ إذَا أصْبَحْتُ وإذَا أمْسَيتُ، قال: قُلْ: «اللَّهُمَّ فَاطِرَ السَّمَوَاتِ والأرضِ عَالمَ الغَيْب وَالشَّهَادةِ، ربَّ كُلِّ شَيءٍ وَمَلِيكَهُ. أشْهَدُ أن لاَ إله إلاَّ أنتَ، أعُوذُ بكَ منْ شَرِّ نَفسي وشَرِّ الشَّيْطَانِ وَشِرْكهِ» قال: «قُلْها إذا أصْبحْتَ، وَإذا أمْسَيْتَ، وإذا أخذْتَ مَضْجِعَكَ» رواه أبو داود والترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1454/4 ـ** ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەبۇبەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنى ئەتىگەندە ۋە ئاخشامدا دەيدىغان سۆزلەرنى دەپ بەرسىلەر، دېۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «ئى ئاسمان ـ زېمىننىڭ ياراتقۇچىسى! مەخپىي ۋە ئاشكارىنى بىلگۈچى، بارلىق شەيئىلەرنىڭ پەرۋەردىگارى ۋە پادىشاھى، سەندىن باشقا ئىلاھنىڭ يوقلۇقىغا گۇۋاھلىق بېرىمەن. سېنىڭ نامىڭ بىلەن نەپسىمنىڭ يامانلىقىدىن، شەيتاننىڭ يامانلىقىدىن ۋە شەيتان چاقىرىغان شېرىكلىكتىن پاناھ تىلەيمەن، دېگىن. بۇنى ئۇنى ئەتىگەندە ۋە كەچتە ياتقاندا دېگىن» دېدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1455/5 ـ وعَن ابْن مَسْعُودٍ رضي اللَّه عنهُ قالَ: كانَ نبيُّ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إذَا أمسى قال: «أمْسَيْنَا وأمْسى المُلكُ للَّهِ، والحمْدُ للَّهِ، لاَ إلهَ إلاَّ اللَّه وحْدَهُ لاَ شَرِيكَ لَه» قالَ الرواي: أرَاهُ قال فيهنَّ: «لهُ المُلكُ وَلَه الحمْدُ وهُوَ عَلى كلِّ شَيءٍ قديرٌ، ربِّ أسْأَلُكَ خَيْرَ مَا في هذِهِ اللَّيلَةِ، وَخَيْرَ مَا بَعْدَهَا، وأعُوذُ بِكَ منْ شَرِّ مَا في هذهِ اللَّيْلَةِ وشَرِّ ما بعْدَهَا، ربِّ أعُوذُ بِكَ من الكَسَلِ، وَسُوءِ الكِبْرِ، ربِّ أعوذُ بِكَ منْ عذَابٍ في النَّار، وَعَذَابٍ في القبر» وَإذَا أصْبحَ قال ذلك أيْضاً: «أصْبحْنَا وَأصْبَحَ المُلْك للَّهِ» رواه مسلم.

**1455/5 ـ** ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام كەچ قىلغان ۋاقتىدا: «كەچ قىلدۇق، الله نىڭ ئىگىدارچىلىقىدىكى بارلىق نەرسىلەرمۇ كەچ قىلدى. بارلىق ھەمدۇسانالار الله غا خاستۇر. ھېچقانداق شېرىكى يوق بىر الله دىن باشقا ئىلاھ يوق» دەيتتى. رىۋايەت قىلغۇچى: مەن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام تۆۋەندىكى دۇئانىمۇ قوشۇپ ئوقۇدى، دەپ قارايمەن. «بارلىق ھۆكۈمرانلىق ۋە ماختىلىش الله ئۈچۈندۇر. الله ھەر نەرسىگە قادىردۇر. ئى رەببىم!

مەن سەندىن مۇشۇ كېچىدىكى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى كېچىلەردىكى ياخشىلىقنى سورايمەن. سېنىڭ قۇدرىتىڭ بىلەن مۇشۇ كېچىنىڭ يامانلىقىدىن ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى كېچىلەرنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن. ئى رەببىم! سېنىڭ بىلەن ھورۇنلۇقتىن ۋە قېرىلىقنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن. سېنىڭ نامىڭ بىلەن دوزاخ ئازابىدىن ۋە قەبرە ئازابىدىن پاناھ تىلەيمەن» ئەگەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاڭ ئاتقۇزسا: يۇقىرىقى سۆزلەرنى دەيتتى ۋە سۆزىنى: «ئى الله! بىز تاڭ ئاتقۇزدۇق، الله نىڭ ئىگىدارچىلىقىدىكى نەرسىلەرمۇ تاڭ ئاتقۇزدى» دەپ باشلايتتى. [مۇسلىمدىن]

1456/6 ـ عنْ عبدِ اللَّهِ بنِ خُبَيْب بضَمِّ الْخَاءِ الْمُعْجَمَةِ رضي اللَّه عَنْهُ قال: قال لي رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اقْرأْ: ﴿قُلْ هُوَ اللَّهُ أَحَدٌ﴾ و المعوِّذَتَيْن حِينَ تُمْسِي وَحِينَ تُصبِحُ، ثَلاثَ مَرَّاتٍ تَكْفِيكَ مِنْ كلِّ شَيْءٍ». رواهُ أَبو داود والترمذي وقال: حديثٌ حسن صحيح.

**1456/6** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى خۇبەيلىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «سەن ”سۈرە ئىخلاس“ نى ”سۈرە فەلەق“ نى ۋە ”سۈرە ناس“ نى كەچ قىلغان ۋاقتىڭدا ۋە تاڭ ئاتقۇزغان ۋاقتىڭدا ئۈچ قېتىم ئوقۇساڭ سېنىڭ بارلىق ئىشىڭغا كۇپايە قىلىدۇ» دېگەن. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

**1457/7** - وعنْ عُثْمَانَ بْنِ عَفَانَ رضيَ اللَّه عنهُ قالَ: قالَ رَسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَا مِنْ عَبْدٍ يَقُولُ في صَبَاحِ كلِّ يَوْمٍ ومَسَاءِ كلِّ لَيْلَةٍ: بِسْمِ اللَّهِ الَّذِي لاَ يَضُرُّ مَعَ اسْمِهِ شيء في الأَرضِ ولا في السماءِ وَهُوَ السَّمِيعُ الْعلِيمُ، ثلاثَ مَرَّاتٍ، إِلاَّ لَمْ يَضُرَّهُ شَيءٌ» رواه أَبو داود، والتِّرمذي وقال: حديث حسن صحيح.

**1457/7** ـ ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر كۈنى ئەتىگەندە ۋە كەچتە: «نامىنى تىلغا ئېلىش بىلەن زېمىندا ۋە ئاسماندا ھېچ شەيئى زىيان يەتكۈزەلمەيدىغان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن. ئۇ الله ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر ۋە ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر، دېگەن سۆزنى ئۈچ قېتىم دەيدىغان بەندە بولىدىكەن، ئۇنىڭغا ھېچنەرسە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ» دەيتتى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 249 ـ باب

## ئۇخلايدىغان ۋاقىتتا نېمە دېيىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّ فِي خَلْقِ السَّمَاوَاتِ وَالأَرْضِ وَاخْتِلافِ اللَّيْلِ وَالنَّهَارِ لآيَاتٍ لأُولِي الأَلْبَابِ الَّذِينَ يَذْكُرُونَ اللَّهَ قِيَاماً وَقُعُوداً وَعَلَى جُنُوبِهِمْ وَيَتَفَكَّرُونَ فِي خَلْقِ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ﴾ ﴿شۈبھىسىزكى ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشىدا، كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىپ تۇرۇشىدا ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ئەلۋەتتە روشەن دەلىللەر بار. ئۇلار ئۆرە تۇرغاندىمۇ، ئولتۇرغاندىمۇ، ياتقاندىمۇ الله نى ئەسلەپ تۇرىدۇ، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشى توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزىدۇ﴾[1].

[1] سۈرە ئال ئىمران 190 ـــ 191 ـ ئايەتلەر.

1458/1 ـ وعنْ حُذيفةَ وأبي ذرٍّ رضي اللَّه عنهما أَنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ إِذَا أَوَى إِلَى فِرَاشِهِ قالَ: «باسْمِكَ اللَّهُمَّ أَحْيَا وَأَمُوتُ». رواه البخاري.

**1458/1** ـ ھۇزەيفە ۋە ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇخلاش ئۈچۈن ئورۇنغا كەلگەندە: «ئى اللە! سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن تىرىلىمەن ۋە ئۆلىمەن» دەيتتى. [بۇخارىدىن]

1459/2 ـ وعَنْ عليٍّ رضي اللَّه عَنْهُ أَنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ له وَلِفَاطِمَةَ رضيَ اللَّه عنهما: «إِذَا أَوَيْتُمَا إِلَى فِراشِكُما، أَوْ إِذَا أَخَذْتُمَا مَضَاجِعَكُما فَكَبِّرا ثَلاثاً وَثَلاثِينَ، وَسَبِّحَا ثَلاثاً وثَلاثِينَ، وَاحْمَدَا ثَلاثاً وَثَلاثِين» وفي روايةٍ: «التَّسْبِيحُ أَربَعاً وَثَلاثِينَ» وفي روايةٍ: «التَّكبِيرُ أَربعاً وَثَلاثِينَ» متفقٌ عليه.

**1459/2** ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ھەقىقەتەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەلى ۋە پاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇماغا: «سىلەر ئۇخلاش ئۈچۈن ئورۇنغا كەلگەندە 33 قېتىم (الله ئەكبەر دەپ) تەكبىر ئېيتىڭلار، 33 (سۇبھانەللاھ دەپ) قېتىم تەسبىھ ئېيتىڭلار، 33 قېتىم (ئەلھەمدۇلىللاھ دەپ) ھەمدۇ ئېيتىڭلار» دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «34 قېتىم تەسبىھ ئېيتىڭلار» دېدى، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «34 قېتىم تەكبىر ئېيتىڭلار» دېدى، دېيىلگەن (ئومۇمىي سان 100 گە يەتسىلا بولىدۇ). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1460/3 ـ وعن أَبي هُريرةَ رَضِيَ اللَّه عنهُ، قال: قال رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا أَوَى أَحَدُكُم إِلى فِراشِهِ، فَلْيَنْفُض فِراشَهُ بداخِلَةِ إِزَارِهِ فإِنَّهُ لاَ يَدْرِي مَا خَلَفَهُ عَلَيْهِ، ثُمَّ يَقُولُ: بِاسْمِكَ رَبِّي وَضَعْتُ جَنْبِي، وَبِكَ أَرْفَعُهُ، إِنْ أَمْسَكْتَ نَفْسِي فَارْحَمْهَا، وإِنْ أَرْسَلْتَهَا، فَاحْفَظْهَا بِمَا تَحْفَظُ بِه عِبادَكَ الصَّالِحِينَ» متفقٌ عليه.

**1460/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۇخلاش ئۈچۈن ئورنىغا كەلگەن ۋاقىتتا كۆرپىسىنى ئىشتىنىنىڭ پۇشقىقى بىلەن قېقىۋەتسۇن. چۈنكى، كىشى ئەتىگەندە تۇرۇپ كەتكەندە ئورنىغا نېمە قالدۇرۇپ قويغانلىقىنى بىلمەيدۇ. ئۇ كىشى: ئى رەببىم! سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن يېنىمنى يەرگە قويدۇم، سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن ئۇنى يەردىن كۆتۈرىمەن. ئەگەر سەن نەپسىمنى تۇتۇپ قالساڭ ئۇنىڭغا رەھىم قىلغىن. ئەگەر نەپسىمنى ھايات قالدۇرساڭ ئۇنى ياخشى بەندىلىرىڭنى ساقلايدىغان نەرسە بىلەن ساقلىغىن، دېسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1461/4** ـ وعنْ عائشةَ رضي اللَّه عنْها، أَنَّ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كان إِذَا أَخَذَ مضْجعَهُ نَفَثَ فِي يدَيْهِ، وَقَرَأَ بالْمُعَوِّذَاتِ ومَسح بِهِمَا جَسَدَهُ، متفقٌ عليه. وفي رواية لهما: أَنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ إِذَا أَوى إِلَى فِرَاشِهِ كُلَّ لَيْلَةٍ جمعَ كَفَّيْهِ ثُمَّ نفثَ فيهما فقرأَ فِيهِما: ﴿قُلْ هُوَ اللَّهُ أَحَدٌ﴾، ﴿قُلْ أَعُوذُ بِرَبِّ الْفَلَقِ﴾، ﴿قُلْ أَعُوذُ بِرَبِّ النَّاسِ﴾، ثُمَّ مَسَحَ بِهِمَا ما اسْتَطاعَ مِن جسَدِهِ، يبْدأُ بِهِما عَلَى رَأْسِهِ ووَجهِهِ، وما أَقبلَ مِنْ جَسَدِهِ، يَفْعَلُ ذلكَ ثَلاَثَ مرَّات متفقٌ عليه. قال أَهلُ اللُّغَةِ: «النَّفْثُ» نَفخٌ لَطِيفٌ بِلاَ رِيقٍ.

**1461/4** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ياتىدىغان ئورنىغا جايلاشقاندا "فەلەق سۈرىسى" بىلەن "ناس سۈرىسى" نى ئوقۇپ ئىككى ئالقىنىغا سۈف قىلىپ ئىككى قولى بىلەن بەدىنىنى تاكى قولى يەتكەن يەرگىچە سىلايتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر كېچىسى يېتىش ئۈچۈن ئورنىغا جايلاشقان چاغدا ئىككى ئالقىنىنى يېقىن ئەكېلىپ "ئىخلاس" "فەلەق" ۋە "ناس" سۈرىلىرىنى ئوقۇپ ئىككى ئالقىنىغا سۈف قىلىپ بەدىنىدىن قولى يەتكەن يېرىگىچە سىلايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سىلاشنى بېشى، يۈزى ۋە ئالدى تەرىپىدىن باشلايتتى ۋە شۇنى ئۈچ قېتىم قىلاتتى، دېيىلگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1462/5 ـ وَعنِ البرَاءِ بنِ عازِبٍ، رَضِيَ اللَّه عنْهمَا، قَالَ: قال لي رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذَا أَتَيتَ مَضْجَعَكَ فَتَوضَّأْ وضُوءَكَ لِلصَّلاةِ، ثُمَّ اضْطَجعْ عَلى شِقِّكَ الأيْمَنِ، وقلْ: اللَّهُمَّ أَسْلَمْتُ نفسِي إِلَيكَ، وَفَوَّضتُ أَمري إِلَيْكَ، وَأَلْجَأْتُ ظَهرِي إِلَيْكَ، رغبةً ورهْبَةً إِلَيْكَ، لامَلجأَ ولا مَنجي مِنْكَ إِلاَّ إِليكَ، آمنتُ بِكِتَابِكَ الذِي أَنزَلْت، وَبِنَبِيِّكَ الذِي أَرسَلتَ، فإِنْ مِتَّ. مِتَّ على الفِطرةِ، واجْعَلهُنَّ آخِرَ ما تَقُولُ» مُتَّفقٌ عليهِ.

**1462/5** ـ بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى پالانى! سەن ياتماقچى بولغاندا ناماز تاھارەت ئالغاندەك تاھارەت ئالغىن ئاندىن ئوڭ يېنىڭنى بېسىپ يېتىپ: ئى اللە! ئۆزەمنى ساڭا تاپشۇردۇم ۋە سەن تەرەپكە يۈزلەندىم. ئىشلىرىمنى ساڭا تاپشۇردۇم ۋە بەدىنىمنى سەن تەرەپكە يۆلىدىم. ساڭا قىزىقىش ۋە قورقۇش بولغان جەھەتتىن پاناھلىنىدىغان ۋە پاناھلاندۇرىدىغان جاي پەقەت سەن تەرەپتىدۇر. سېنىڭ چۈشۈرگەن كىتابلىرىڭغا ئىشەندىم. سەن ئەۋەتكەن پەيغەمبەرلەرگە ئىشەندىم، دېگىن. ئەگەر شۇ كېچىسى قازا قىلىدىغان بولساڭ، ئىمان بىلەن كېتىسەن. تاڭ ئاتقۇزساڭ ياخشىلىق ئۈستىدە تاڭ ئاتقۇزغان بولىسەن» دېگەن، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1463/6 ـ وَعَنْ أَنَسٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ إِذا أَوَى إِلى فِرَاشِهِ قَال: «الحمْدُ للَّهِ الَّذي أَطْعَمنَا وسقَانا، وكفَانَا وآوانَا، فكمْ مِمَّنْ لا كافِيَ لَهُ ولا مُؤْوِيَ» رواهُ مسلمٌ.

**1463/6** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇخلاش ئۈچۈن ئورنىغا جايلاشقان چاغدا مۇنداق دەيتتى: «ماختاش بىزنى تائاملاندۇرغان، ئۇسسۇزلۇق بەرگەن، بىزگە كۇپايە قىلغان، بىزگە ئورۇن بەرگەن اللە غا بولسۇن. نۇرغۇن كىشىلەر باركى ئۇلارنىڭ رەھىم قىلغۇچىسى، ئۇلارغا ئورۇن بەرگۈچىسى يوقتۇر». [مۇسلىمدىن]

1464/7 ـ وعنْ حُذيْفَةَ، رضِيَ اللَّه عنْهُ، أَنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ إِذا أَرَادَ أَنْ يرْقُدَ، وضَع يَدهُ اليُمنَى تَحْتَ خَدِّهِ، ثُمَّ يقُولُ: «اللَّهمَّ قِني عَذَابكَ يوْمَ تَبْعثُ عِبادَكَ» رواهُ الترمِذيُّ وقال: حديثٌ حَسنٌ. وَرَواهُ أَبو داودَ مِنْ روايةِ حفْصةَ، رَضِي اللَّه عنْهُا، وَفيهِ أَنَّهُ كَانَ يقُولهُ ثَلاثَ مَرَّاتٍ.

**1464/7** ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇخلىماقچى بولسا ئۆزىنىڭ ئوڭ قولىنىڭ مەڭزىنى ئالقىنىغا قويۇپ: «ئى اللە! مېنى، بەندىلىرىڭنى قايتا تىرىلدۈرىدىغان كۈندىكى ئازابىڭدىن ساقلىغىن» دەيتتى. [تىرمىزىدىن]

# دۇئا ھەققىدە

## 250 ـ باب

## دۇئانىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَقَالَ رَبُّكُمُ ادْعُونِي أَسْتَجِبْ لَكُمْ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭلار ئېيتىدۇ: ماڭا دۇئا قىلىڭلار، مەن (دۇئايىڭلارنى) قوبۇل قىلىمەن (تىلىگىنىڭلارنى بېرىمەن)﴾[1] ﴿ادْعُوا رَبَّكُمْ تَضَرُّعاً وَخُفْيَةً إِنَّهُ لا يُحِبُّ الْمُعْتَدِينَ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭلارغا تۆۋەنچىلىك بىلەن يوشۇرۇن دۇئا قىلىڭلار، ھەددىن ئاشۇرۇۋەتكەنلەرنى الله ياقتۇرمايدۇ﴾[2] ﴿وَإِذَا سَأَلَكَ عِبَادِي عَنِّي فَإِنِّي قَرِيبٌ أُجِيبُ دَعْوَةَ الدَّاعِ إِذَا دَعَانِ﴾ ﴿مېنىڭ بەندىلىرىم سەندىن مەن توغرۇلۇق سورىسا (ئۇلارغا ئېيتقىنكى) مەن ئۇلارغا ھەقىقەتەن يېقىنمەن (يەنى ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى، سۆزلىرىنى بىلىپ تۇرىمەن)، ماڭا دۇئا قىلسۇن، مەن دۇئا قىلغۇچىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىمەن﴾[3] ﴿أَمَّنْ يُجِيبُ الْمُضْطَرَّ إِذَا دَعَاهُ وَيَكْشِفُ السُّوءَ﴾ ﴿بېشىغا كۈن چۈشكەن ئادەم دۇئا قىلسا (ئۇنىڭ دۇئاسىنى) ئىجابەت قىلىدىغان، ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرۈۋېتىدىغان ۋە سىلەرنى زېمىننىڭ ئورۇن باسارلىرى قىلغان كىم؟﴾[4].

1465/1 ـ وعن النُّعمانِ بْنِ بشيرٍ رضِي اللَّه عنهُما، عَنِ النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «الدُّعاءُ هوَ العِبَادةُ». رواه أبو داود والترمذي وقالا حديث حسن صحيح.

**1465/1** ـ نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دۇئا بولسا ئىبادەتتۇر». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1466/2 ـ وعَنْ عَائِشَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهَا، قَالَتْ: كَان رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَسْتَحِبُّ الجوامِعَ مِنَ الدُّعاءِ، ويَدَعُ ما سِوى ذلكَ. رَوَاه أبو داود بإسنادٍ جيِّد.

**1466/2** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىخچام، مەزمۇنى مول بولغان دۇئالارنى ياخشى كۆرەتتى، ئۇنداق بولمىغانلىرىنى تەرك ئېتەتتى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

1467/3 ـ وعَنْ أَنَسٍ رَضي اللَّه عنْهُ، قَالَ: كانَ أَكْثَرُ دُعَاءِ النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اللَّهُمَّ آتِنَا في الدُّنْيَا حَسَنَةً، وفي الآخِرةِ حَسَنةً، وَقِنَا عذابَ النَّارِ» مُتَّفَقٌ عليهِ. زاد مُسلِمٌ في رِوايتِهِ قَال: وكَانَ أَنَسٌ إذا أَرَادَ أَنْ يَدعُوَ بِدعوةٍ دَعَا بها، وَإِذا أَرَادَ أَن يَدعُو بدُعَاءٍ دَعا بها فيه.

[1] سۈرە غافىر 60 ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئەئراف 55 ـ ئايەت.
[3] سۈرە بەقەرە 186 ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە نەمله 62 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

**1467/3** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆپىنچە مۇنداق دۇئا قىلاتتى: «ئى الله! بىزگە دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1468/4** - وعَن ابنِ مسْعُودٍ رَضي اللَّه عنهُ، أنَّ النَّبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم كَانَ يَقُولُ: «اللَّهُمَّ إِني أَسْأَلُكَ الهُدَى، وَالتُّقَى، وَالعفَافَ، والغنَى» رواهُ مُسْلِمٌ.

**1468/4** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيتتى: «ئى الله! مەن سەندىن ھىدايەتنى، تەقۋالىقنى، ئىپپەتلىك بولۇشنى ۋە بىھاجەتمەنلىكنى سورايمەن». [مۇسلىمدىن]

**1469/5** ـ وعَنْ طارِقِ بنِ أَشْيَمَ، رضِيَ اللَّه عنْهُ، قالَ: كَانَ الرَّجلُ إِذا أَسْلَمَ عَلَّمَهُ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، الصَّلاةَ، ثُمَّ أَمَرَهُ أَنْ يدعُوَ بِهَؤُلاءِ الكَلِمَاتِ: «اللَّهُمَّ اغفِرْ لي، وَارْحمْني، واهْدِني، وعافِني، وارْزُقني» رواهُ مسلمٌ. وفي رِوايَةٍ لَهُ عَنْ طارقٍ أَنَّهُ سَمِعَ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم وَأَتاهُ رَجُلٌ، فَقَالَ: يا رَسُولَ اللَّهِ. كيْفَ أَقُولُ حِينَ أَسْأَلُ رَبِّي؟ قَالَ: «قُلْ: اللَّهُمَّ اغْفِرْ لِي، وَارْحَمْني، وَعَافِنِي، وَارْزُقني، فَإِنَّ هَؤُلاءِ تَجْمَعُ لَكَ دُنْيَاكَ وَآخِرَتَكَ».

**1469/5** ـ تارىق ئىبنى ئەشيەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىرەر كىشى ئىسلامغا كىرسە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا نامازنى ئوقۇشنى ئۆگەتكەندىن كېيىن بۇ سۆزلەر بىلەن دۇئا قىلىشقا بۇيرۇيتتى: «ئى الله! مېنى مەغپىرەت قىلغىن، ماڭا رەھىم قىلغىن، مېنى ھىدايەت قىلغىن، مېنى سالامەت قىلغىن، ماڭا رىزق ئاتا قىلغىن».

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: تارىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم بىر ئادەم كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن رەببىمدىن سورىغان چاغدا نېمە دەيمەن؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى الله! مېنى مەغپىرەت قىلغىن. ماڭا رەھىم قىلغىن. مېنى ئەپۇ قىلغىن. ماڭا رىزىق ئاتا قىلغىن، دېگىن. چۈنكى بۇلارنىڭ ھەممىسى ساڭا دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ جەملەپ بېرىدۇ» دېدى، دېيىلگەن.

**1470/6** ـ وَعَنْ عَبْدِ اللَّهِ بنِ عمرو بن العاصِ رضيَ اللَّه عنْهُمَا، قَالَ: قَال رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اللَّهُمَّ مُصَرِّفَ القُلُوبِ صرِّفْ قُلوبَنَا عَلَى طَاعَتِكَ» رَوَاهُ مُسْلِمٌ.

**1470/6** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئى قەلبلەرنى ئۆزگەرتىپ تۇرغۇچى الله! قەلبلىرىمىزنى ساڭا ئىتائەت قىلىشقا ئۆزگەرتىپ بەرگىن». [مۇسلىمدىن]

**1471/7** ـ وَعَنْ أَبي هُريرَةَ رَضيَ اللَّه عَنْهُ، عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «تَعَوَّذُوا بِاللَّهِ مِنْ جَهْدِ الْبَلاءِ، وَدَرَكِ الشَّقَاءِ، وَسُوءِ الْقَضَاءِ، وَشَمَاتَةِ الأَعْدَاءِ» متفقٌ عليه. وفي رِوَايةٍ: قالَ سُفْيَانُ: أَشُكُّ أَنِّي زِدْتُ وَاحِدَةً مِنها.

**1471/7** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قاتتىق بالا ـ قازادىن ۋە يامانلىقنىڭ يېتىپ قېلىشىدىن، چىقىرىلغان ھۆكۈمنىڭ

ياماناندىن، بىزگە مۇسىبەت يېتىپ دۈشمەنلىرىمىزنىڭ كۈلۈشىدىن پاناھ تىلەيمىز». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1472/8 ـ وَعَنْهُ قَالَ: كَانَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «اللَّهمَّ أَصْلِحْ لي دِينِي الَّذي هُوَ عِصْمَةُ أَمْرِي، وأَصْلِحْ لِي دُنْيَايَ التي فِيهَا مَعَاشِي، وَأَصْلِحْ لي آخِرَتي الَّتي فِيها معادي، وَاجْعلِ الحَيَاةَ زِيادَةً لي في كُلِّ خَيْرٍ، وَاجْعَلِ الموتَ راحَةً لي مِنْ كُلِّ شَرٍ» رَوَاهُ مسلِمٌ.

1472/8 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئى الله! مېنىڭ دىنىمنى ياخشى قىلغىن چۈنكى، ئۇ مېنىڭ بارلىق ئىشىمدا ئېسىلىدىغان نەرسەمدۇر. دۇنيايىمنى ياخشىلاپ بەرگىنكى، ئۇ مېنىڭ ياشاش ئاساسىمدۇر. ئاخىرىتىمنى ياخشىلاپ بەرگىنكى ئۇ مېنىڭ قايتىدىغان جايىمدۇر. بارلىق ياخشىلىققا نىسبەتەن ماڭا ھاياتلىقىمنى زىيادە قىلىپ بەرگىن. بارلىق يامانلىقلارغا نىسبەتەن ئۆلۈمنى راھەت قىلىپ بەرگىن». [مۇسلىمدىن]

1473/9 ـ وَعنْ علي رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، قَالَ: قال لي رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «قُلْ: اللَّهُمَّ اهْدِني، وَسدِّدْني». وَفي رِوَايةٍ: «اللَّهُمَّ إِنِّي أَسْأَلُكَ الْهُدى، وَالسَّدَادَ» رواهُ مسلم.

1473/9 ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «ئى الله! مېنى ھىدايەت قىلغىن، مۇستەھكەم تۇرغۇزغىن، دېگىن» دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئى الله! سەندىن ھىدايەت ۋە مۇستەھكەملىك سورايمەن، دېگىن» دېيىلگەن. [مۇسلىمدىن]

1474/10 ـ وَعَنْ أَنسٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، قَالَ: كَانَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: يَقُولُ: «اللَّهُمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِكَ مِنَ الْعجْزِ والكَسَلِ وَالجُبْنِ وَالهَرَمِ، وَالْبُخْلِ، وَأَعُوذُ بِكَ مِنْ عَذَابِ القبْرِ، وَأَعُوذُ بِكَ مِنْ فِتْنَةِ المَحْيا وَالمَمَاتِ». وفي رِوايةٍ: «وَضَلَعِ الدَّيْنِ وَغَلَبَةِ الرِّجَالِ» رَوَاهُ مُسْلِمٌ.

1474/10 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيتتى: «ئى الله! سېنىڭ نامىڭ بىلەن، ئاجىزلىقتىن، ھورۇنلۇقتىن، قورقۇنچاقلىقتىن، بەكمۇ قېرىپ كېتىشتىن، بېخىللىقتىن پاناھ تىلەيمەن. سېنىڭ نامىڭ بىلەن قەبرە ئازابىدىن، ئۆلۈك ۋە تىرىكلەرنىڭ پىتنىسىدىن پاناھ تىلەيمەن».

يەنە بىر رىۋايەتتە: قەرزنىڭ ئېغىرلىقىدىن كېتىشىدىن ۋە ئەرلەرنىڭ قەھرىدىن پاناھ تىلەيمەن، دېيىلگەن. [مۇسلىمدىن]

1475/11 ـ وَعن أَبي بكْرٍ الصِّدِّيقِ رَضِيَ اللَّه عَنْه، أَنَّه قَالَ لِرَسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: عَلِّمني دُعَاءً أَدعُو بِهِ في صَلاتي، قَالَ: قُلْ: اللَّهمَّ إِنِّي ظَلَمْتُ نَفْسِي ظُلْماً كثِيراً، وَلا يَغْفِرِ الذُّنوبَ إِلاَّ أَنْتَ، فَاغْفِر لي مغْفِرَةً مِن عِنْدِكَ، وَارحَمْني، إِنَّكَ أَنْتَ الْغَفور الرَّحِيم» متَّفَقٌ عليهِ.

وفي رِوايةٍ: «وَفي بيْتي» وَرُوِي: «ظُلْماً كثِيراً» ورويَ» كَبِيراً» بِالثاءِ المثلثة وبِالباءِ الموحدة، فَيَنْبَغِي أَن يُجْمَعَ بَيْنَهُمَا، فَيُقَالُ: كَثِيراً كَبِيراً.

**1475/11** ـ ئەبۇبەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ماڭا نامازدا ئوقۇيدىغان دۇئا ئۆگىتىپ قويسىلا، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى الله! مەن ئۆزەمگە ئۆزەم كۆپ زۇلۇم قىلدىم. گۇناھلىرىمنى سەنلا كەچۈرىسەن، مېنى كەچۈرگىن، ماڭا رەھمەت قىلغىن، ئى الله! سەنلا مەغپىرەت قىلغۇچى، رەھىم قىلغۇچىدۇرسەن، دېگىن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1476/12 ـ وَعَن أبي موسَى رضيَ اللّه عَنْه، عَنِ النَّبيِّ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم أنَّه كَانَ يَدعُو بهَذا الدُّعَاءِ: «اللّهمَّ اغْفِر لي خَطِيئَتي وجهْلي، وإِسْرَافي في أمْري، وما أنْتَ أعلَم بِهِ مِنِّي، اللّهمَّ اغفِرْ لي جِدِّي وَهَزْلي، وَخَطَئي وَعمْدِي، وَكلُّ ذلِكَ عِنْدِي، اللَّهُمَّ اغْفِرْ لي مَا قَدَّمْتُ وَمَا أخَّرْتُ، وَما أسْرِرْتُ وَمَا أعْلَنْتُ، وَمَا أنْتَ أعْلَمُ بِهِ مِنِّي، أنْت المقَدِّمُ، وَأنْتَ المُؤَخِّرُ، وَأنْتَ عَلى كلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ» متفقٌ عليه.

**1476/12** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دۇئا قىلاتتى: «ئى الله! مېنىڭ گۇناھلىرىمنى، بىلمىسىزلىكىمنى، ئىشلىرىمدىكى ئىسراپخورلۇقنى ۋە مەندىكى پەقەت سەنلا بىلىدىغان گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن. ئى الله! مېنىڭ راستتىن ۋە چاقچاقتىن خاتالىشىپ، قەستەن قىلغان گۇناھلىرىمنى كەچۈرگەيسەن. مۇشۇلارنىڭ ھەممىسى مەندە بار. ئى الله!مېنىڭ ئىلگىرى ـ كېيىن، مەخپىي ۋە ئاشكارا ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرىمنى، پەقەت سەنلا بىلىدىغان مېنىڭ گۇناھلىرىمنى كەچۈرگىن. سەن خالىغان كىشىنى جەننەتكە ئىلگىرى ئەۋەتكۈچى ۋە خالىغان كىشىنى دوزاخقا قالدۇرۇپ قويغۇچى زاتتۇرسەن. سەن ھەممىگە قادىر زاتتۇرسەن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1477/13 ـ وعنْ عَائِشَةَ رَضِيَ اللّه عَنهَا، أنَّ النَّبي صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ يقُولُ في دُعَائِهِ: «اللَّهُمَّ إنِّي أعُوذُ بِكَ مِنْ شَرِّ ما عمِلْتُ ومِنْ شَرِّ ما لَمْ أعْمَلْ». رَوَاهُ مُسْلِم.

**1477/13** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دۇئا قىلاتتى: «ئى الله! سېنىڭ نامىڭ بىلەن مەن قىلغان ۋە تېخى قىلمىغان ئەمەللىرىمنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن». [مۇسلىمدىن]

1478/14 ـ وعَنِ ابنِ عُمَر رَضِيَ اللَّه عَنْهُما قَالَ: كانَ مِنْ دُعاءِ رسُولِ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم» اللَّهمَّ إنِّي أعُوذُ بِكَ مِنْ زَوَالِ نِعْمَتِكَ، وَتَحَوُّلِ عَافِيَتِكَ وفُجاءَةِ نِقْمَتِكَ، وَجميعِ سخَطِكَ» رواهُ مُسلِمٌ.

**1478/14** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىلىدىغان دۇئالىرىدىن مۇنداق دۇئا بار ئىدى: «ئى الله! سېنىڭ نامىڭ بىلەن سېنىڭ ماڭا بەرگەن نېمىتىڭنىڭ يوقىلىپ كېتىشىدىن، سەن ئاتا قىلغان سالامەتلىكنىڭ ئۆزگىرىپ كېتىشىدىن، تۇيۇقسىز كېلىدىغان ئازابىڭدىن ۋە بارلىق غەزىپىڭدىن پاناھ تىلەيمەن». [مۇسلىمدىن]

1479/15 ـ وَعَنْ زَيْدِ بنِ أرْقَم رضيَ اللّه عَنْهُ، قَالَ: كَانَ رَسُولُ اللّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «اللهُمَّ إنِّي أعُوذُ بِكَ مِنَ العَجْزِ وَالكَسَلِ، والبُخْلِ وَالهَرم، وعَذَاب الْقبْر، اللَّهُمَّ آتِ نَفْسي تَقْوَاهَا، وَزَكِّهَا أنْتَ خَيرُ مَنْ زَكَّاهَا، أنْتَ وليُّهَا وَموْلاَهَا، اللَّهُمَّ إنِّي أعُوذُ بِكَ مِنْ عِلمٍ لا يَنْفَعُ، ومِنْ قَلْبٍ لاَ يَخْشَعُ، وَمِنْ نَفْسٍ لا تَشبَعُ، ومِنْ دَعْوةٍ لا يُسْتجابُ لهَا» رواهُ مُسْلِمٌ.

**1479/15** ـ زەيد ئىبنى ئەرقەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيتتى: «ئى الله! سەن بىلەن ئاجىزلىقتىن، ھورۇنلۇقتىن، بېخىللىقتىن، بەك قېرىپ كېتىشتىن، قەبرە ئازابىدىن پاناھ تىلەيمەن. ئى الله! نەپسىمگە تەقۋالىق بەرگىن، ئۇنى پاكلىغىن، سەن نەپسىمنى ھەممىدىن ياخشى پاكلىغۇچى زاتتۇرسەن. نەپسىمنىڭ ئىگىسى ۋە خوجىسىدۇرسەن. الله! سىنىڭ نامىڭ بىلەن مەنپەئەت قىلمايدىغان ئىلىم، ئىتائەت قىلمايدىغان قەلب، تويمايدىغان نەپس، ئىجابەت قىلىنمايدىغان دۇئادىن پاناھ تىلەيمەن». [مۇسلىمدىن]

1480/16 ـ وَعنِ ابنِ عبَّاسٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُمَا، أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ يَقُولُ: «اللَّهُمَّ لَكَ أَسْلَمْتُ، وَبِكَ آمَنْتُ، وعلَيْكَ تَوَكَّلْتُ، وَإِلَيْكَ أَنَبْتُ وَبِكَ خَاصَمْتُ، وإِلَيْكَ حَاكَمْتُ. فاغْفِرْ لي ما قَدَّمْتُ، وما أَخَّرْتُ، وَمَا أَسْرَرْتُ وما أَعلَنْتُ، أَنْتَ المُقَدِّمُ، وَأَنْتَ المُؤَخِّرُ، لا إِلَهَ إِلاَّ أَنْتَ». زادَ بعْضُ الرُّوَاةِ: «ولا حَولَ ولا قوَّةَ إِلاَّ بِاللَّهِ» متفَقٌ عليهِ.

**1480/16** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيتتى: «ئى الله! ساڭا بويسۇندۇم، ساڭا ئىشەندىم، ساڭا تەۋەككۇل قىلدىم. بىر ساڭىلا قايتتىم. سېنىڭ رازىلىقىڭ ئۈچۈن ئۇرۇشىمەن ۋە سەن تەرەپكە (ھەقكە) ھۆكۈم قىلىمەن. ئىلگىرى ـ كېيىن ۋە يوشۇرۇن ـ ئاشكارا ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغايسەن. خالىغان كىشىنى جەننەتكە ئىلگىرى كىرگۈزگۈچى ۋە خالىغان كىشىنى دوزاخقا كېيىن قالدۇرغۇچى زاتتۇرسەن. سەندىن باشقا ئىلاھ يوق». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1481/17 ـ وَعَن عَائِشَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهَا، أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ يَدعو بهؤُلاءِ الكَلِمَاتِ: «اللَّهُمَّ إِني أَعوذُ بِكَ مِن فِتنةِ النَّارِ، وعَذَابِ النَّارِ، وَمِن شَرِّ الغِنَى وَالفَقْر». رَوَاهُ أَبو داوَد، والترمذيُّ وقال: حديث حسن صحيح، وهذا لفظُ أَبي داود.

**1481/17** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ سۆزلەر بىلەن دۇئا قىلاتتى: «ئى الله! مەن سېنىڭ نامىڭ بىلەن ئوت ئارقىلىق سىنىلىشتىن، دوزاخنىڭ ئازابىدىن ۋە چېكىدىن ئاشقان بايلىق ۋە كەمبەغەللىكنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1482/18 ـ وعَن زيادِ بْن عِلاقَةَ عن عمِّه، وهو قُطبَةُ بنُ مالِكٍ، رَضِيَ اللَّه عَنْهُ، قَال: كَانَ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «اللَّهمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِكَ مِن منْكَرَاتِ الأَخلاقِ، والأَعْمَالِ والأَهْواءِ» رواهُ الترمذي وقال: حديثٌ حَسَنٌ.

**1482/18** ـ زىياد ئىبنى ئىلاقە تاغىسى قۇتبە ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالارنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيتتى: «ئى الله! سېنىڭ نامىڭ بىلەن ناچار ئەخلاق، ناچار ئەمەللەر، ناچار خاھىشلاردىن پاناھ تىلەيمەن». [تىرمىزىدىن]

1483/19 ـ وعَن شكَلِ بنِ حُمَيْدٍ رَضِيَ اللّه عَنْهُ قَال: قُلْتُ يا رَسولَ اللّهِ: عَلِّمْني دُعاءً. قَالَ: «قُلْ: اللّهُمَّ إِني أعوذُ بِكَ مِنْ شَرِّ سَمْعِي، وَمِن شَرِّ بصَرِي، وَمِن شَرِّ لسَاني، وَمِن شَرِّ قَلبي، وَمِن شَرِّ مَنِيِّي» رواهُ أبو داودَ، والترمذيُّ وقالَ: حديثٌ حسنٌ.

**1483/19** ـ شەكەل ئىبنى ھۇمەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى، ماڭا دۇئا ئۆگىتىپ قويسىلا دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى الله! سېنىڭ نامىڭ بىلەن قۇلىقىم، كۆزۈم، تىلىم، قەلبىم ۋە شەھۋىتىمنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن، دېگىن» دېدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1484/20 ـ وَعَن أنسٍ رَضِيَ اللّه عَنْهُ، أنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ يَقُولُ: «اللّهمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِكَ مِنَ الْبرَصِ، وَالجُنُونِ، والجُذَامِ، وسَيِّءِ الأَسْقامِ» رَوَاهُ أبو داود بإِسنادٍ صحيح.

**1484/20** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيتتى: «ئى الله! سېنىڭ نامىڭ بىلەن ئاق كېسەل، تۇتقاق كېسەل، ماخاۋ كېسىلى ۋە بارلىق كېسەللەرنىڭ يامانلىرىدىن پاناھ تىلەيمەن». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1485/21 ـ وعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رَضِيَ اللّه عَنْهُ، قَالَ: كانَ رَسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقولُ: «اللّهمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِكَ مِنَ الجُوعِ، فإِنَّهُ بِئْسَ الضَّجيعُ، وَأَعُوذُ بِكَ من الخِيانَةِ، فَإِنَّهَا بئْسَتِ البِطانَةُ». رواهُ أبو داودَ بإِسنادٍ صحيح.

**1485/21** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيتتى: «ئى الله! سېنىڭ نامىڭ بىلەن ئاچلىقتىن پاناھ تىلەيمەن. چۈنكى، ئاچلىق يامان ھەمراھدۇر. سېنىڭ نامىڭ بىلەن، خىيانەت قىلىپ قويۇشتىن پاناھ تىلەيمەن. چۈنكى، خىيانەت ئەڭ يامان سىردۇر». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1486/22 ـ وَعن عليٍّ رَضِيَ اللّه عَنْهُ، أَنَّ مُكَاتَباً جاءهُ، فَقَالَ إني عجزتُ عَن كتابتي. فَأَعِنِّي. قالَ: أَلا أُعَلِّمُكَ كَلِماتٍ عَلَّمَنيهِنَّ رَسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لَو كانَ عَلَيْكَ مِثْلُ جبلٍ دَيْناً أَدَّاهُ اللّهُ عنْكَ؟ قُلْ: «اللّهمَّ اكْفِني بحلالِكَ عَن حَرَامِكَ، وَاغْنِني بِفَضلِكَ عَمَّن سِوَاكَ». رواهُ الترمذيُّ وقال: حديثٌ حسنٌ.

**1486/22** ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇنىڭ ئالدىغا بىر قۇل (خوجايىنى مۇنچىلىك پۇل تاپساڭ سەن ئازاد دېگەن قۇل) كېلىپ: مەن مېنىڭ ئازاد بولۇشۇم ئۈچۈن بەلگىلەنگەن پۇلنى تېپىشتىن ئاجىز كەلدىم. ماڭا ياردەم قىلغىن، دېدى. ئەلى: مەن ساڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا ئۆگىتىپ قويغان بىر نەچچە كەلىمىلەرنى ئۆگىتىپ قويايمۇ؟ تاغدەك قەرزىڭ بولسىمۇ، الله سېنىڭ ئۇ قەرزنى ئادا قىلىشىڭغا ياردەم قىلىدۇ. سەن: ئى الله! ماڭا ھالال رىزق ئاتا قىلىپ ھارام نەرسىلەردىن ساقلىغىن. مېنى ئۆز مەرھەمىتىڭ بىلەن ئۆزەڭدىن باشقىسىغا ھاجەتمەن قىلمىغىن» دېگىن، دېدى. [تىرمىزىدىن]

1487/23 ـ وعَنْ عِمْرانَ بنِ الحُصينِ رَضي اللّه عنهُمَا، أنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم علَّم أَبَاهُ حُصيْناً كَلِمَتَيْنِ يدعُو بهما: «اللّهُمَّ أَلهِمْني رُشْدِي، وأَعِذْني مِن شَرِّ نفسي». رواهُ الترمذيُّ وقَالَ: حديثٌ حسنٌ.

**1487/23** ـ ھۆسەيىننىڭ ئوغلى ئىمران رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ئاتىسى ھۆسەيىنگە دۇئا قىلىدىغان مۇنۇ ئىككى كەلىمىنى ئۆگەتكەن «ئى الله! ماڭا ھىدايەت ئىنئام قىلغىن، مېنى نەپسىمنىڭ يامانلىقىدىن ساقلىغىن». [تىرمىزىدىن]

1488/24 ـ وَعَن أبي الفَضلِ العبَّاسِ بنِ عَبْدِ المُطَّلِبِ رضِي اللَّه عنْهُ، قال: قُلْتُ يارسول اللَّهِ: عَلِّمْني شَيْئاً أَسْأَلُهُ اللَّه تَعَالى، قَالَ: «سَلُوا اللَّه العافِيَةَ». فَمكَثْتُ أَيَّاماً، ثُمَّ جِئتُ فَقُلْتُ: يا رسولَ اللَّه: علِّمْني شَيْئاً أَسْأَلُهُ اللَّه تعالى، قَالَ لي: «يَا عبَّاسُ يا عمَّ رَسولِ اللَّهِ، سَلُوا اللَّه العافيَةَ في الدُّنْيا والآخِرةِ». رَواهُ الترمذيُّ وقَالَ: حديثٌ حسنٌ صَحيحٌ.

**1488/24** ـ ئاببباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا مەن الله دىن تىلەيدىغان بىر نەرسىنى ئۆگىتىپ قويغىن، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله دىن سالامەتلىك تىلەڭلار» دېدى. نەچچە كۈندىن كېيىن كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا الله دىن سورايدىغان بىر نەرسىنى ئۆگىتىپ قويغىن، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «ئى ئاببباس! ئى الله نىڭ پەيغەمبىرىنىڭ تاغىسى! الله دىن دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە سالامەت بولۇشنى تىلەڭلار» دېدى. [تىرمىزىدىن]

1489/25 ـ وعنْ شَهْرِ بْنِ حوشَبٍ قَالَ: قُلْتُ لأُمِّ سَلَمَةَ، رَضِي اللَّه عَنْهَا، يا أُمَّ المؤمِنِين مَا كَانَ أَكْثَرُ دُعَاءِ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذا كانَ عِنْدكِ؟ قَالَتْ: كانَ أَكْثَرُ دُعائِهِ: «يا مُقلبَ القُلوبِ ثَبِّتْ قَلْبي علَى دِينِكَ» رَواهُ الترمذيُّ، وقال حَديثٌ حسنٌ.

**1489/25** ـ شەھر ئىبنى ھەۋشەبنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن ئۇممۇسەلەمەگە: ئى مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سىزنىڭ يېنىڭىزدىكى چاغدا كۆپ قىلىدىغان دۇئاسى قايسى ئىدى؟ دېسەم، ئۇممۇسەلەمە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەڭ كۆپ قىلىدىغان دۇئاسى: «ئى قەلبلەرنى باشقۇرغۇچى الله! قەلبىمنى دىنىڭدا مۇستەھكەم قىلغىن» دېگەن دۇئا ئىدى. [تىرمىزىدىن]

1490/26 ـ وعن أَبي الدَّرداءِ رَضيَ اللَّه عَنْهُ، قَالَ: قَالَ رَسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «كانَ مِن دُعاءِ دَاوُدَ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اللَّهمَّ إِنِّي أَسْأَلُكَ حُبَّكَ، وَحُبَّ من يُحِبُّكَ، وَالعمَلَ الذي يُبَلِّغُني حُبَّكَ اللَّهُمَّ اجْعل حُبَّكَ أَحَبَّ إِلَيَّ مِن نَفسي، وأَهْلي، ومِن الماءِ البارد» رَواهُ الترمذيُّ وَقَالَ: حديثٌ حسنٌ.

**1490/26** ـ ئەبۇدەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «"ئى الله! مەن سېنىڭ مۇھەببىتىڭنى ۋە سەن ياخشى كۆرگەن كىشىلەرنىڭ مۇھەببىتىنى، مېنى سېنىڭ مۇھەببىتىڭگە يەتكۈزىدىغان ئەمەلنى سورايمەن. ئى الله! سېنىڭ مۇھەببىتىڭنى ماڭا جېنىمدىنمۇ، ئەھلىمدىنمۇ، ۋە ئۇسسۇزلۇقتىن چاڭقاپ كەتكەندە تەشنا بولىدىغان مۇزدەك سۇدىنمۇ سۆيۈملۈك قىلغىن" دېگەن بۇ دۇئا داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئالىرىدىندۇر» دېگەن. [تىرمىزىدىن]

**1491/27** - وعن أَنَسٍ رضِيَ اللَّه عَنْهُ، قَالَ: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَلِظُّوا بِياذا الجَلالِ وَالإِكرامِ». رواه الترمذي ورَوَاهُ النَّسَائيُّ مِن رِوايةِ ربيعة بنِ عامِرٍ الصَّحابيِّ. قَالَ الحاكم: حديثٌ صحيحُ الإِسْنَادِ.

**1491/27** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر دۇئالىرىڭلاردا «يازەلجەلالى ۋەلئىكرام» (ئى ئۇلۇغ ۋە ئىززەت ئىگىسى!) دېگەن سۆزنى ئىشلىتىشنى مۇھىم بىلىڭلار». [تىرمىزىدىن]

1492/28 ـ وعن أبي أُمامةَ رضيَ اللّه عنْهُ قَالَ: دَعا رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِدُعَاءٍ كَثِيرٍ، لم نَحْفَظْ مِنْهُ شَيْئاً، قُلْنا يا رَسُولَ اللّهِ دعوت بِدُعاءٍ كَثِيرٍ لم نَحْفَظ مِنْهُ شَيْئاً، فقَالَ: «أَلا أَدُلُّكُم على ما يَجْمَعُ ذَلكَ كُلَّهُ؟ تَقُولُ: «اللَّهُمَّ إِنِّي أَسْأَلُك مِن خَيرِ ما سأَلَكَ مِنْهُ نبيُّكَ مُحَمَّدٌ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وأَعُوذُ بِكَ من شَرِّ ما اسْتَعاذَ مِنْهُ نَبيُّك مُحمَّدٌ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وَأَنْتَ المُسْتَعَانُ، وعليْكَ البلاغُ، ولا حَوْلَ ولا قُوَّةَ إِلاَّ بِاللَّهِ» رواهُ الترمذيُّ وقَالَ: حديثٌ حَسَنٌ.

**1492/28** ـ ئەبۇئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نۇرغۇن دۇئالارنى قىلغان بولسىمۇ، بىز ئۇنىڭدىن بىرەرسىنىمۇ تۇتىۋالالماي: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سەن نۇرغۇن دۇئالارنى قىلغان بولساڭمۇ، بىز ئۇ دۇئالاردىن بىرەرسىنىمۇ تۇتىۋالالمىدۇق، دېسەك. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۇشۇلارنىڭ ھەممىسى جەملەنگەن دۇئانى ئۆگىتىپ قويايمۇ؟ سىلەر: ئى الله! مەن سەندىن سېنىڭ پەيغەمبىرىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام سورىغان نەرسىلىرىنىڭ ياخشىلىقىنى سورايمەن. سېنىڭ پەيغەمبىرىڭ مۇھەممەد پاناھ تىلىگەن نەرسىنىڭ يامانلىقلىرىدىن پاناھ تىلەيمەن. سەنلا ياردەم سورىلىدىغان زاتتۇرسەن، ياخشىلىقا يەتكۈزۈشنى ساڭا قويىمەن. كۈچ ـ قۇۋۋەت پەقەت الله غىلا خاستۇر، دەڭلار» دېدى. [تىرمىزىدىن]

1493/29 ـ وَعَن ابْنِ مسْعُودٍ، رضِيَ اللّه عنْهُ، قَالَ: كَانَ مِن دُعَاءِ رَسُولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: اللَّهُمَّ إِنِّي أَسْأَلُكَ مُوجِباتِ رحْمتِكَ، وَعزَائمَ مغفِرتِكَ، والسَّلامَةَ مِن كُلِّ إِثمٍ، والغَنِيمَةَ مِن كُلِّ بِرٍ، وَالفَوْزَ بِالجَنَّةِ، وَالنَّجاةَ مِنَ النَّارِ». رواهُ الحاكِم أبو عبد اللّهِ، وقال: حديثٌ صحيحٌ على شرط مسلِمٍ.

**1493/29** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئالىرىدىن مۇنداق دۇئا بار ئىدى: «ئى الله! مەن سېنىڭدىن، سېنىڭ رەھمىتىڭنى ئېلىپ كېلىدىغان، مەغپىرىتىڭگە سەۋەب بولىدىغان نەرسىلەرنى، بارلىق گۇناھتىن سالامەت قېلىشنى، ھەرقانداق ياخشىلىقا ئېرىشىشنى جەننەتكە ئېرىشىش بىلەن غەلىبە قازىنىشنى، دوزاختىن نىجات تېپىشنى سورايمەن». [ھاكىمدىن]

## 251 ـ باب

## باشقىلارغا ئۇلار يوق چاغدا دۇئا قىلىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَالَّذِينَ جَاءُوا مِنْ بَعْدِهِمْ يَقُولُونَ رَبَّنَا اغْفِرْ لَنَا وَلِإِخْوَانِنَا الَّذِينَ سَبَقُونَا بِالْإِيمَانِ﴾ ﴿ئۇلاردىن كېيىن كەلگەنلەر: پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە ۋە بىزدىن ئىلگىرى ئىمان ئېيتقان قېرىنداشلىرىمىزغا مەغپىرەت قىلغىن، دەيدۇ﴾[1] ﴿وَاسْتَغْفِرْ لِذَنْبِكَ وَلِلْمُؤْمِنِينَ وَالْمُؤْمِنَاتِ﴾ ﴿گۇناھىڭ

[1] سۈرە ھەشر 10 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئۈچۈن، ئەر ـ ئايال مۆمىنلەر ئۈچۈن مەغپىرەت تىلىگەن﴾[1] ﴿رَبَّنَا اغْفِرْ لِي وَلِوَالِدَيَّ وَلِلْمُؤْمِنِينَ يَوْمَ يَقُومُ الْحِسَابُ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىمىز! ھېساب ئالىدىغان كۈندە (يەنى قىيامەت كۈنىدە) ماڭا، ئاتا ــ ئانامغا مۆمىنلەرگە مەغپىرەت قىلغىن﴾[2].

1494/1 ـ وعَن أَبي الدَّرداءِ رَضِي اللَّه عنْهُ أَنَّهُ سمِعَ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «ما مِن عبْدٍ مُسْلِمٍ يَدعُو لأَخِيهِ بِظَهرِ الغَيْبِ إِلاَّ قَالَ المَلَكُ ولَكَ بِمِثْلٍ» رواه مسلم.

**1494/1** ـ ئەبۇدەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قانداق بىر مۇسۇلمان بەندە ئۆزىنىڭ قېرىندىشىغا ئۇ قېرىندىشى يوق يەردە دۇئا قىلسا پەرىشتە: ساڭىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش بولسۇن» دەيدۇ. [مۇسلىمدىن]

1495/2 ـ وعَنْهُ أَنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كانَ يقُولُ: «دَعْوةُ المرءِ المُسْلِمِ لأخيهِ بِظَهْرِ الغَيْبِ مُسْتَجَابةٌ، عِنْد رأْسِهِ ملَكٌ مُوكَّلٌ كلَّمَا دعا لأَخِيهِ بخيرٍ قَال المَلَكُ المُوكَّلُ بِهِ: آمِينَ، ولَكَ بِمِثْلٍ» رواه مسلم.

**1495/2** ـ ئەبۇدەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئۆز قېرىندىشى ئۈچۈن، قېرىندىشىنىڭ كەينىدىن قىلغان دۇئاسى ئىجابەتتۇر. ئۇنىڭ بېشىدا بىر مۇئەككەل پەرىشتە بولۇپ، ھەر قاچان ئۆز قېرىندىشىغا ياخشىلىقنى تىلىگەندە مۇئەككەل پەرىشتە: ئامىن، ساڭىمۇ شۇنىڭدەك بولسۇن دەيدۇ». [مۇسلىمدىن]

## 252 ـ باب

## دۇئاغا ئالاقىدار مەسىلىلەر توغرىسىدا

1496/1 ـ عنْ أُسامَةَ بْنِ زيْدٍ رضِيَ اللَّه عنْهُما قالَ: قالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ صُنِعَ إِلَيْهِ معْرُوفٌ، فقالَ لِفَاعِلِهِ: جزَاك اللَّه خَيْراً، فقَد أَبْلَغَ في الثَّنَاءِ». رواه الترمذي وقَالَ: حَدِيثٌ حسنٌ صَحِيحٌ.

**1496/1** ـ ئۇسامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر كىشىگە ياخشىلىق قىلىنسا ئۇ كىشى ياخشىلىق قىلغۇچىغا: الله ساڭا ياخشى مۇكاپات بەرسۇن، دېسە ئاشۇرۇپ رەھمەت ئېيتقان بولىدۇ». [تىرمىزىدىن]

1497/2 ـ وَعَن جَابِرٍ رَضِيَ اللَّه عَنْه قال: قَال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَدعُوا عَلَى أَنْفُسِكُم، وَلا تدْعُوا عَلَى أَولادِكُم، ولا تَدْعُوا على أَمْوَالِكُم، لا تُوافِقُوا مِنَ اللَّهِ ساعة يُسأَلُ فِيهَا عَطاءً، فيَسْتَجِيبَ لَكُم» رواه مسلم.

**1497/2** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۆزەڭلارنىڭ، بالىلىرىڭلارنىڭ، ماللىرىڭلارنىڭ زىيىنىغا دۇئا قىلماڭلار، الله دىن سورىسىلا ئىجابەت قىلىنىدىغان بىر ۋاقىت بولۇپ، دۇئايىڭلار شۇ ۋاقىتقا توغرا كېلىپ قېلىپ سىلەرگە ئىجابەت قىلىنىپ قالمىسۇن. [مۇسلىمدىن]

[1] سۈرە مۇھەممەد 19 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئىبراھىم 41 ـ ئايەت.

1498/3 ـ وعن أبي هُريرةَ رضي اللّه عنهُ أَنَّ رَسولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «أَقْرَبُ ما يَكُونُ العَبْدُ مِن ربِّهِ وَهُوَ سَاجِدٌ، فَأَكْثِرُوا الدُّعَاءَ» رواه مسلم.

**1498/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بەندىنىڭ ئۆز رەببىگە ئەڭ يېقىن بولىدىغان ۋاقتى، ئۇنىڭ سەجدىدىكى ۋاقتىدۇر، شۇڭا سەجدە قىلغان ۋاقتىڭلاردا دۇئانى كۆپ قىلىڭلار». [مۇسلىمدىن]

1499/4 ـ وَعَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: يُسْتَجَابُ لأَحَدِكُم ما لَم يعْجلْ: «يقُولُ قَد دَعوتُ رَبِّي، فَلم يستَجبْ لي». متفقٌ عليه. وفي رِوَايَةٍ لمُسْلِمٍ: «لا يزَالُ يُسْتَجَابُ لِلعَبْدِ مَا لَم يدعُ بإِثمٍ، أَوْ قَطِيعةِ رَحِمٍ، ما لَمْ يَسْتعْجِلْ» قِيلَ: يا رسُولَ اللّهِ مَا الاسْتِعْجَالُ؟ قَالَ: «يَقُولُ: قَدْ دعَوْتُ، وَقَدْ دَعَوْتُ فَلَم أَرَ يَسْتَجِيبُ لِي، فَيَسْتَحْسِرُ عِنْد ذلك، ويَدَعُ الدُّعَاءَ».

**1499/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن بىرەرسى مەن رەببىمگە دۇئا قىلدىم ئىجابەت قىلمىدى، دەپ ئالدىراپ قالمىسىلا دۇئاسى ئىجابەت قىلىنىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بەندە گۇناھقا، ياكى تۇغقاندارچىلىقنى ئۈزۈشكە دۇئا قىلمىسا، ئالدىراپ قالمىسا، دۇئاسى دائىم ئىجابەت قىلىنىدۇ» دېگەندە: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى، ئالدىراپ قېلىش دېگەن نېمە؟ دەپ سورالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئالدىراپ قېلىش دېگەن، بەندە دۇئا قىلدىم، دۇئا قىلدىم، ماڭا ئىجابەت قىلغىنىنى كۆرمىدىم، دەپ ھەسرەتلىنىپ دۇئا قىلىشنى تاشلىغانلىقىدۇر» دېدى.

1500/5 ـ وَعَنْ أَبِي أُمامَةَ رَضِيَ اللّه عَنْهُ قَالَ: قِيلَ لِرَسُولِ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: أَيُّ الدُّعَاءِ أَسْمعُ؟ قَالَ: «جوْفَ اللَّيْلِ الآخِرِ، وَدُبُرَ الصَّلَوَاتِ المكْتُوباتِ» رواه الترمذي وقالَ: حديثٌ حسنٌ.

**1500/5** ـ ئەبۇئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى، قايسى چاغدىكى دۇئا بەكرەك قوبۇل قىلىنىدۇ؟ دېيىلگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يېرىم كېچىدىن كېيىن ۋە ھەر بىر پەرز نامازدىن كېيىن قىلىنغان دۇئا» دېدى. [تىرمىزىدىن]

1501/6 ـ وَعَنْ عُبَادَةَ بْنِ الصَّامِتِ رضِي اللّه عنْهُ أَنَّ رسُولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «مَا عَلى الأَرْضِ مُسْلِمٌ يَدْعُو اللّه تَعالى بِدَعْوَةٍ إِلاَّ آتَاهُ اللّه إِيَّاهَا، أَوْ صَرَفَ عنْهُ مِنَ السُّوءِ مِثْلَهَا. ما لَم يدْعُ بإِثْمٍ، أَوْ قَطِيعَةِ رحِمٍ» فَقَالَ رَجُلٌ مِنَ القَوْمِ: إِذاً نُكْثِرُ. قَالَ: «اللَّه أَكْثَرُ». رواه الترمذي وقال حَدِيثٌ حَسَنٌ صَحِيحٌ: وَرَوَاهُ الحاكِمُ مِنْ رِوايةِ أَبي سعيدٍ وَزَادَ فِيهِ: «أَوْ يَدَّخر لهُ مِنَ الأَجْرِ مِثْلَها».

**1501/6** ـ ئۇبادە ئىبنى سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يەر يۈزىدىكى قايسى بىر مۇسۇلمان گۇناھ ئىشقا ۋە تۇغقاندارچىلىقنى ئۈزۈشكە دۇئا قىلمىسىلا، اللە ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىدۇ ياكى ئۇنىڭدىن تىلىگەن ياخشىلىققا باراۋەر كېلىدىغان بىر يامانلىقنى كۆتۈرۈۋېتىدۇ» دېگەن ئىدى. كىشىلەر ئارىسىدىن بىرى: ئۇنداقتا بىز

دۇئانى كۆپ قىلساق بولغىدەك، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله نىڭ ئۇنىڭدىنمۇ كۆپتۇر» دېدى. [تىرمىزىدىن]

1502/7 ـ وعَن ابْنِ عَبَّاسٍ رضي اللَّه عنْهُما أَنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَان يقُولُ عِنْد الكرْبِ: «لا إِلَه إِلاَّ اللَّه العظِيمُ الحلِيمُ، لا إِله إِلاَّ اللَّه رَبُّ العَرْشِ العظِيمِ، لا إِلَهَ إِلاَّ اللَّه رَبُّ السموَاتِ، وربُّ الأَرْض، ورَبُّ العرشِ الكريمِ» متفقٌ عليه.

1502/7 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىيىنچىلىقتا ئۇچرىغاندا: «بۈيۈك، مېھرىبان الله دىن باشقا ئىلاھ يوق، بۈيۈك ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارى الله دىن باشقا ئىلاھ يوق، ئاسمان ـ زېمىن ۋە ئۇلۇغ ئەرشنىڭ پەۋەردىگارى الله دىن باشقا ئىلاھ يوق» دەيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 253 ـ باب

### الله نىڭ يېقىنلىرىنىڭ كارامەتلىرى ۋە ئۇلارنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿أَلا إِنَّ أَوْلِيَاءَ اللَّهِ لا خَوْفٌ عَلَيْهِمْ وَلا هُمْ يَحْزَنُونَ الَّذِينَ آمَنُوا وَكَانُوا يَتَّقُونَ لَهُمُ الْبُشْرَى فِي الْحَيَاةِ الدُّنْيَا وَفِي الآخِرَةِ لا تَبْدِيلَ لِكَلِمَاتِ اللَّهِ ذَلِكَ هُوَ الْفَوْزُ الْعَظِيمُ﴾ ﴿(راستلا الله نىڭ دوستلىرىغا (ئاخىرەتتە الله نىڭ ئازابىدىن) قورقۇش، (دۇنيادا قولدىن كەتكۈزۈپ قويغانغا) قايغۇرۇش يوقتۇر. ئۇلار ئىمان ئېيتقان ۋە تەقۋادارلىق قىلغانلاردۇر. ئۇلارغا دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە خۇش ـ خەۋەر بېرىلىدۇ (يەنى دۇنيادا جان ئۈزۈش ۋاقتىدا، الله نىڭ رازىلىقى ۋە رەھمىتىگە ئېرىشىدىغانلىقى بىلەن، ئاخىرەتتە نازۇ ـ نېمەتلىك جەننەتكە كىرىدىغانلىقى بىلەن خۇش ـ خەۋەر بېرىلىدۇ)، الله ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلمايدۇ، ئەنە شۇ كاتتا بەختتۇر)﴾[1].

﴿وَهُزِّي إِلَيْكِ بِجِذْعِ النَّخْلَةِ تُسَاقِطْ عَلَيْكِ رُطَباً جَنِيّاً فَكُلِي وَاشْرَبِي﴾ ﴿خورما دەرىخىنى ئۆزتەرىپىڭگە ئېرغىتقىن، ئالدىڭغا پىشقان يېڭى خورمىلار تۆكۈلىدۇ. (بۇ شېرىن خورمىدىن) يېگىن، (بۇ تاتلىق سۇدىن) ئىچكىن ۋە خۇرسەن بولغىن...﴾[2] ﴿كُلَّمَا دَخَلَ عَلَيْهَا زَكَرِيَّا الْمِحْرَابَ وَجَدَ عِنْدَهَا رِزْقاً قَالَ يَا مَرْيَمُ أَنَّى لَكِ هَذَا قَالَتْ هُوَ مِنْ عِنْدِ اللَّهِ إِنَّ اللَّهَ يَرْزُقُ مَنْ يَشَاءُ بِغَيْرِ حِسَابٍ﴾ ﴿ئۇنى پەرۋەردىگارى چىرايلىقچە قوبۇل قىلدى، ئۇنى ئوبدان ئۆستۈردى، ئۇنىڭغا زەكەرىيانى كېپىل قىلدى (يەنى ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلىشقا زەكەرىيانى قويدى). زەكەرىيا ھەر قېتىم (ئۇنىڭ) ئىبادەتگاھىغا ئۇنى كۆرگىلى كىرسە، ئۇنىڭ يېنىدا بىرەر يېمەكلىك ئۇچرىتاتتى. ئۇ: «ئى مەريەم ! بۇ ساڭا قەيەردىن كەلدى؟» يتتى، مەريەم: «بۇ، الله تەرىپىدىن كەلدى» دەيتتى. الله ھەقىقەتەن خالىغان ئادەمگە (جاپا ـ مۇشەققەتسىزلا) ھېسابسىز رىزىق بېرىدۇ﴾[3].

---

[1] سۈرە يۇنۇس 62 ـــ 64 ـ ئايەتكىچە.
[2] سۈرە مەريەم 25 ـــ 26 ـ ئايەتلەر.
[3] سۈرە ئال ئىمران 37 ـ ئايەت.

﴿وَإِذِ اعْتَزَلْتُمُوهُمْ وَمَا يَعْبُدُونَ إِلاَّ اللَّهَ فَأْوُوا إِلَى الْكَهْفِ يَنْشُرْ لَكُمْ رَبُّكُمْ مِنْ رَحْمَتِهِ وَيُهَيِّئْ لَكُمْ مِنْ أَمْرِكُمْ مِرْفَقاً و وَتَرَى الشَّمْسَ إِذَا طَلَعَتْ تَزَاوَرُ عَنْ كَهْفِهِمْ ذَاتَ الْيَمِينِ وَإِذَا غَرَبَتْ تَقْرِضُهُمْ ذَاتَ الشِّمَالِ﴾ ﴿(ئى يىگىتلەر!) سىلەر ئۇلاردىن ۋە ئۇلارنىڭ الله دىن باشقا ئىبادەت قىلىدىغان بۇتلىرىدىن ئايرىلغان ئىكەنسىلەر، غارنى پانا جاي قىلىڭلار، پەرۋەردىگارىڭلار سىلەرگە كەڭ رەھمەت قىلىدۇ، الله سىلەرنىڭ ئىشلىرىڭلارنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ. كۈن چىققان چاغدا ئۇلارنىڭ غارنىڭ ئوڭ تەرىپىگە ئۆتۈپ كەتكەنلىكىنى، كۈن پاتقان چاغدا ئۇلارنىڭ غارنىڭ شىمال تەرىپىگە ئۆتۈپ كەتكەنلىكىنى كۆرىسەن (يەنى غارنىڭ ئىشىكى شىمال تەرەپتە بولغانلىقتىن كۈننىڭ نۇرى غارنىڭ ئىككى تەرىپىگە چۈشۈپ تۇرىدۇ، الله ئۇلارنى ھۆرمەتلىگەنلىكتىن، كۈن چىققاندىمۇ، پاتقاندىمۇ ئۇنىڭ نۇرى ئۇلارنىڭ ئۈستىگە چۈشمەيدۇ)...﴾[1].

1503/1 ـ وعنْ أبي مُحَمَّدٍ عَبْدِ الرَّحْمن بنِ أبي بكر الصِّدِّيقِ رضي اللَّه عنْهُما أنَّ أَصْحاب الصُّفَّةِ كانُوا أُنَاساً فُقَرَاءَ وأنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ مرَّةً» منْ كانَ عِنْدَهُ طَعامُ اثنَيْنِ، فَلْيذْهَبْ بِثَالث، ومَنْ كَانَ عِنْدهُ طعامُ أَرْبَعَةٍ، فَلْيَذْهَبْ بخَامِسٍ وبِسَادِسٍ» أَوْ كَما قَالَ، وأنَّ أَبَا بَكْرٍ رضي اللَّه عَنْهُ جاءَ بِثَلاثَةٍ، وَانْطَلَقَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِعَشرَةٍ، وَأَنَّ أَبَا بَكْرٍ تَعَشَّى عِنْد النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، ثُمَّ لَبِثَ حَتَّى صلَّى العِشَاءَ، ثُمَّ رَجَعَ، فَجَاءَ بَعْدَ ما مَضَى من اللَّيلِ مَا شاءَ اللَّه. قَالَتْ له امْرَأَتُهُ: ما حبسَكَ عَنْ أَضْيافِكَ؟ قَالَ: أَوَ ما عَشَّيتِهِمْ؟ قَالَتْ: أَبوْا حَتَّى تَجيءَ وَقدْ عرضُوا عَلَيْهِم قَال: فَذَهَبْتُ أَنَا، فَاختبأْتُ، فَقَالَ: يَا غُنْثَرُ، فجدَّعَ وَسَبَّ وَقَالَ: كُلُوا لا هَنِيئاً، واللَّه لا أَطْعمُهُ أَبَداً، قال: وايمُ اللَّهِ ما كُنَّا نَأْخذُ منْ لُقمةٍ إِلاَّ ربا مِنْ أَسْفَلِهَا أَكْثَرُ مِنْهَا حتَّى شَبِعُوا، وصَارَتْ أَكثَرَ مِمَّا كَانَتْ قَبْلَ ذلكَ، فَنَظَرَ إِلَيْهَا أَبُو بكرٍ فقَال لامْرأَتِهِ: يَا أُخْتَ بني فِرَاسٍ مَا هَذا؟ قَالَتْ: لا وَقُرَّةِ عَيني لهِي الآنَ أَكثَرُ مِنْهَا قَبْلَ ذَلكَ بِثَلاثِ مرَّاتٍ، فَأَكل مِنْهَا أَبُو بكرٍ وَقَال: إِنَّمَا كَانَ ذلكَ مِنَ الشَّيطَانِ، يَعني يَمِينَهُ، ثُمَّ أَكَلَ مِنهَا لِقمةً، ثُمَّ حَمَلَهَا إِلى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَأَصْبَحَت عِنْدَهُ. وكانَ بَيْنَنَا وبَيْنَ قَومٍ عهْدٌ، فَمَضَى الأَجَلُ، فَتَفَرَّقنَا اثني عشَرَ رَجُلاً، مَعَ كُلِّ رَجُلٍ مِنْهُم أُنَاسٌ، اللَّه أَعْلَم كَمْ مَعَ كُلِّ رَجُلٍ فَأَكَلُوا مِنْهَا أَجْمَعُونَ.

وفي روايَة: فَحَلَفَ أَبُو بَكْرٍ لا يَطْعمُه، فَحلَفَتِ المرأَةُ لا تَطْعمُه، فَحَلَفَ الضَّيفُ أَوِ الأَضْيَافُ أن لا يطعَمَه، أَوْ يطعَمُوه حَتَّى يَطعَمه، فَقَالَ أَبُو بَكْرٍ: هذِهِ مِنَ الشَّيْطَانِ، فَدَعا بالطَّعامِ فَأَكَلَ وَأَكلُوا، فَجَعَلُوا لا يَرْفَعُونَ لُقْمَةً إِلاَّ ربَتْ مِنْ أَسْفَلِهَا أَكْثَرَ مِنْهَا، فَقَال: يَا أُخْتَ بَنِي فِرَاس، ما هَذا؟ فَقَالَتْ: وَقُرَّةِ عَيْني إنها الآنَ لأَكْثَرُ مِنْهَا قَبْلَ أَنْ نَأْكُلَ، فَأَكَلُوا، وبَعَثَ بهَا إِلى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فذَكَرَ أَنَّه أَكَلَ مِنهَا.

وفي روايةٍ: إِنَّ أَبَا بَكْرٍ قَالَ لِعَبْدِ الرَّحْمَنِ: دُونَكَ أَضْيافَكَ، فَإِنِّي مُنْطَلِقٌ إِلى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَافْرُغْ مِنْ قِراهُم قَبْلَ أَنْ أَجِيءَ، فَانْطَلَقَ عبدُ الرَّحمَن، فَأَتَاهم بِمَا عِنْدهُ. فَقَال: اطْعَمُوا، فقَالُوا: أَيْنَ رَبُّ مَنزِلَنَا؟ قال: اطعموا، قَالُوا: مَا نَحْنُ بآكِلِين حتَى يَجيىء ربُّ مَنْزِلَنا، قَال: اقْبَلُوا عَنَّا قِرَاكُم، فإِنَّه إِنْ جَاءَ ولَمْ تَطْعَمُوا لَنَلقَيَنَّ مِنْهُ، فَأَبَوْا، فَعَرَفْتُ أَنَّه يَجِد عَلَيَّ، فَلَمَّا جاءَ تَنَحَّيْتُ عَنْهُ، فَقالَ: ماصنعتم؟ فأَخْبَروهُ، فقالَ يَا عَبْدَ

[1] سۈرە كەھف 16 ــ 17 ـ ئايەتلەر.

الرَّحمَنِ فَسَكَتُّ ثم قال: يا عبد الرحمن. فسكت، فَقَالَ: يا غُنثَرُ أَقْسَمْتُ عَلَيْكَ إن كُنْتَ تَسمَعُ صوتي لما جِئْتَ، فَخَرَجتُ، فَقُلْتُ: سلْ أَضْيَافك، فَقَالُوا: صَدَقَ، أَتَانَا بِهِ. فَقَالَ: إنَّمَا انْتَظَرْتُموني وَاللَّه لا أَطعَمُه اللَّيْلَةَ، فَقالَ الآخَرون: وَاللَّهِ لا نَطعَمُه حَتَّى تَطعمه، فَقَالَ: وَيْلَكُم مَالَكُمْ لا تَقْبَلُونَ عنَّا قِرَاكُم؟ هَاتِ طَعَامَكَ، فَجاءَ بِهِ، فَوَضَعَ يَدَه، فَقَالَ: بِسْمِ اللَّهِ، الأولى مِنَ الشَّيطَانِ فَأَكَلَ وَأَكَلُوا. متفقٌ عليه.

قوله: «غُنْثَر» بغين معجمةٍ مضمومةٍ، ثم نونٍ ساكِنةٍ، ثُمَّ ثاءٍ مثلثةٍ وهو: الغَبيُّ الجَاهِلُ، وقوله: «فجدَّع» أي شَتَمه وَالجَدْع: القَطع. قوله: «يجِدُ عليَّ» هو بكسر الجيمِ، أيْ: يَغْضَبُ.

**1503/1** ـ ئەبۇبەكرنىڭ ئوغلى ئابدۇراھمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەسچىتنىڭ مەخسۇس تەييارلاپ قويۇلغان سۇپىسىدا ياشايدىغان پېقىرلار بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر قېتىم: «قېشىدا ئىككى كىشىلىك تامىقى بار كىشى ئۈچىنچى بىر كىشىنى، تۆت كىشىلىك تاماق بار كىشى بەشىنچى كىشىنى، ئۇنىڭدىن جىق بولسا ئالتىنچى بىر كىشىنى چاقىرسۇن» دېدى. ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇ پېقىرلاردىن ئۈچ كىشىنى ئېلىپ كەتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئون كىشىنى ئېلىپ كەتتى، ئەبۇبەكرى ئۈچ كىشىنى ئۆيگە باشلاپ قويۇپ كەچلىك تاماقنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا يېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن خۇپتەن نامىزىنىمۇ بىللە ئوقۇپ بولۇپ ئۆيىگە قايتىپ كەلدى. ئۇ ئۆيىگە قايتىپ كەلگەندە خېلى كەچ بولۇپ قالغان ئىدى، ئايالى ئۇنىڭغا مېھمانلارنى (ئۆيگە) باشلاپ قويۇپ نەدە يۈرىيلا؟ دېدى. ئەبۇبەكرى: ئۇلارغا كەچلىك تاماقنى بەرمىدىڭمۇ؟ دېدى. ئايالى ئۇلار ئۆزلىرىنى كەلسۇن دەپ تاماق يېگىلى ئۇنىمىدى دېدى. ئاندىن مەن بىر يەرگە يوشۇرۇنىۋالدىم. ئەبۇبەكرى مېنى: ھەي دېۋەڭ! دەپ چاقىرىپ قاغاپ تىللىدى، ھەر قايسىڭلارغا يېگەن تاماق سىڭمىسۇن، دەپ الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەن، مەن ھەرگىز بۇ تاماقتىن يېمەيمەن، دېدى.

ئابدۇراھمان مۇنداق دەيدۇ: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، بىز تاماقتىن بىر كاپام ئالساق تېگىدىن ئۇنىڭدىن جىقراق ئاۋۇپ تۇردى. ھەتتا مېھمانلارمۇ تويۇشتى، تاماق بۇرۇنقىدىن جىق ھالەتتە ئېشىپ قالدى. ئەبۇبەكرى تاماققا قاراپ ئايالىغا: ئى بەنى فىراسنىڭ سىڭلىسى بۇ نېمە ئىش، دېدى؟ ئايالى خۇش بولۇپ: بىلمىدىم، تاماق ھازىر بۇرۇنقىدىن ئۈچ ھەسسە جىق بولۇپ قالدى، دېدى. ئاندىن ئەبۇبەكرى: مەن شەيتاننىڭ ئازدۇرۇشى بىلەن بۇ تاماقتىن يېمەيمەن، دەپ قەسەم ئىچكەن ئىكەنمەن، دەپ تاماقتىن يېدى. ئاندىن تاماقنى كۆتۈرۈپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا باردى. تاماق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا قالدى. بىز بىلەن يەنە باشقا كىشىلەرنىڭ ئارىلىقىدا ۋەدە بار ئىدى. ۋەدىنىڭ ۋاقتىمۇ بولدى. ئاندىن ئون ئىككى كىشىگە بۆلۈندۇق، ھەر بىر كىشى بىلەن نۇرغۇنلىغان ئادەملەر بار ئىدى، ئۇلارنىڭ قانچىلىك ئىكەنلىكىنى الله ئۆزى بىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۇ تاماقتىن يېيىشتى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئەبۇبەكرى ئۇ تاماقتىن يېمەسلىككە قەسەم ئىچتى، ئايالىمۇ تاماق يېمەسلىككە قەسەم ئىچتى، مېھمانلارمۇ ئەبۇبەكرى تاماقنى يېيىشنى باشلاپ بەرمىگۈچە تاماق يېمەسلىككە قەسەم ئىچتى. ئەبۇبەكرى: بۇ شەيتاننىڭ ئىشى دېدى ـ دە، تاماقنى ئېلىپ كېلىپ ئۇنىڭدىن يېدى، مېھمانلارمۇ يېدى. ئۇلار بىر كاپام تاماقنى ئالسا ئاستىدىن ئۇنىڭدىن جىقراق ئاۋۇپ تۇردى. ئەبۇبەكرى ئايالىغا: ئى بەنى فىراسنىڭ سىڭلىسى بۇ نېمە ئىش؟ دېدى. ئايالى خۇشال بولۇپ: بۇ بۇرۇنقىدىن ئاۋۇپ كەتتىغۇ!؟

دېدى. ئۇلار تاماقنى يېيىشتى، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا ئەۋەتىپ بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالاممۇ تاماقتىن يېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئەبۇبەكرى ئابدۇراهمانغا: سەن مېهمانلارنى كۈتۈۋالغىن، مەن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ قېشىغا بارىمەن، سەن ئۇلارغا مەن كېلىشتىن بۇرۇن تاماق بېرىپ بولغىن، دېدى. ئابدۇراهمان ئۇلارغا تەييارلىغان تاماقلارنى ئۇلارنىڭ ئالدىدا قويۇپ ـ تاماققا بېقىڭلار! دېدى. مېهمانلار: ئۆي ئىگىسى قەيەردە؟ دېيىشتى. ئابدۇراهمان ئۇلارنى يەنە تاماق يېيىشكە تەكلىپ قىلسا، مېهمانلار: بىز ئۆي ئىگىسى كەلمىگۈچە تاماقنى يېمەيمىز دېيىشتى، ئابدۇراهمان يەنە: ئۇنداق قىلماي تاماققا بېقىڭلار، سىلەر تاماق يېمىسەڭلار ئۇ كەلسە بىز ئۇنىڭدىن يامان گەپ ئاڭلايمىز، دېدى. ئۇلار ئۇنىمىدى. ئابدۇراهمان مۇنداق دېدى: ئاندىن ئاتامنىڭ ماڭا ئاچچىقلايدىغانلىقىنى بىلىپ ئۇنىڭ كېلىشى بىلەن مۆكۈنىۋالدىم. ئاتام ئۆيدىكىلەردىن: مېهمانلارنى كۈتتۈڭلارمۇ؟ دەپ سورىدى. ئۆيدىكىلەر ئۇنىڭغا ئۇلارنىڭ تاماق يېمىگەنلىكىنى دەپ بەردى. ئەبۇبەكرى: ئى ئابدۇراهمان! دەپ مېنى چاقىردى. مەن ئۈندىمىدىم. ئاندىن يەنە قايتا چاقىردى، يەنە ئۈندىمىدىم. ئاندىن: هەي دېۋەڭ! ئاۋازىمنى ئاڭلىساڭمۇ چىقمايسىنا! دەپ ۋاقىردى. مەن چىقىپ ئۇنىڭغا بولغان ئىشنى مېهمانلاردىن سورىسىلا، دېدىم. مېهمانلار: ئۇ راست دەيدۇ. ئۇ بىزگە تاماقنى ئېلىپ كەلگەنتى، بىز يېمىدۇق، دېيىشتى. ئەبۇبەكرى: مەن سىلەرنى ساقلىتىپ قويۇپتىمەن، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن بۈگۈن كېچە بۇ تاماقتىن يېمەيمەن، دېدى. باشقىلارمۇ: سەن يېمىگۈچە بىزمۇ يېمەيمىز، دەپ قەسەم ئىچىشتى. ئەبۇبەكرى: سىلەرگە ۋاي! سىلەرگە تەييارلىغان بۇ نەرسىلەرگە نېمىشقا بېقىشمايسىلەر؟ دەپ تاماقلارنى كەلتۈرۈڭلار، دېدى. تاماقلار كەلتۈرۈلۈپ ئۇنىڭ ئالدىغا قويۇلدى. ئۇ: بسم الله! قەسەم شەيتاندىن بولۇپتۇ دەپ تاماقنى يېيىشكە باشلىدى. باشقىلارمۇ تاماقتىن يېيىشتى. [بىرلىككە كەلگەن هەدىس]

1504/2 ـ وعنْ أبي هُرَيْرَة رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: قال رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَقَدْ كَان فِيما بَلَكُمْ مِنَ الأُممِ نَاسٌ محدَّثونَ، فإن يَكُ في أُمَّتي أَحَدٌ، فإِنَّهُ عُمَرُ» رواه البخاري، ورواه مسلم من روايةِ عائشةَ، وفي رِوايتِهما قالَ ابنُ وَهْبٍ: «محدَّثُونَ» أَي: مُلهَمُون.

**1504/2** ـ ئەبۇهۇرەيرە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دېدى: «سىلەردىن ئىلگىرىكى ئۈممەتلەرنىڭ ئىچىدە هەقىقەتەن ئىلهام بېرىلىدىغان كىشىلەر بار ئىدى. ئەگەر مېنىڭ ئۈممىتىمنىڭ ئىچىدە الله تەرىپىدىن بىرسى بولۇپ قالسا ئۇ شەكسىز ئۆمەر بولىدۇ». [بۇخارىدىن]

1505/3 ـ وعنْ جَابِر بن سمُرَةَ، رضي اللَّه عَنْهُمَا. قَالَ: شَكَا أَهْلُ الكُوفَةِ سَعْداً، يَعْنِي: ابْنِ أَبي وَقَّاصٍ، رضي اللَّه عَنْهُ، إلى عُمَرَ بنِ الخَطَّابِ، رضي اللَّه عَنْهُ، فعزَلَه وَاستَعمَلَ عَلَيْهِمْ عمَّاراً، فَشكَوْا حَتَّى ذكَرُوا أَنَّهُ لا يُحْسِنُ يُصَلِّي، فَأُرسَلَ إِلَيْهِ، فَقَالَ: ياأَبا إسْحاقَ، إنَّ هؤُلاءِ يزْعُمُونَ أَنَّكَ لا تُحْسِنُ تُصَلِّي. فقَالَ: أَمَّا أَنَا واللَّهِ فَإِنِّي كُنْتُ أُصَلِّي بِهِمْ صَلاةَ رَسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لا أَخْرِمُ عَنْهَا أُصَلِّي صَلاةَ العِشَاءِ فَأَرْكُدُ في الأُولَيَيْنِ، وَأُخِفُّ في الأُخْرَيَيْنِ، قال: ذَلِكَ الظَنُّ بكَ يَا أَبَا إسْحاقَ، وأَرسلَ مَعَهُ رَجُلاً أَوْ رجَالاً إِلَى الكُوفَةِ يَسْأَلُ عَنْهُ أَهلَ الكُوفَةِ، فَلَمْ يَدَعْ مَسْجِداً إلاَّ سَأَلَ عَنْه، وَيُثْنُونَ مَعْرُوفاً، حَتَّى دَخَلَ مَسْجِداً لِبَني عَبْسٍ،

فَقَامَ رَجُلٌ مِنْهُمْ، يُقَالُ لَهُ أُسامةُ بنُ قَتَادَةَ، يُكَنَّى أبا سَعْدَةَ، فَقَالَ: أَمَا إِذْ نَشَدْتَنَا فَإِنَّ سَعْداً كانَ لا يسِيرُ بِالسَّرِيّةِ ولا يَقْسِمُ بِالسَّوِيَّةِ، وَلا يعْدِلُ في القَضِيَّةِ، قَالَ سعْدٌ: أَمَا وَاللَّهِ لأَدْعُوَنَّ بِثَلاثٍ: اللَّهُمَّ إِنْ كَانَ عبْدكَ هذا كَاذِباً، قَام رِيَآءً، وسُمْعَةً، فَأَطِلْ عُمُرَهُ، وَأَطِلْ فَقْرَهُ، وَعَرِّضْهُ للفِتَنِ، وَكَانَ بَعْدَ ذلكَ إذا سُئِلَ يَقُولُ: شَيْخٌ كَبِيرٌ مَفْتُون، أَصَابَتْني دَعْوةُ سعْدٍ. قَالَ عَبْدُ المَلِكِ بنُ عُميْرٍ الرَّاوِي عنْ جَابِرِ بنِ سَمُرَةَ فَأَنا رَأَيْتُهُ بَعْد قَدْ سَقَط حَاجِبَاهُ عَلى عيْنيْهِ مِنَ الكِبَرِ، وَإِنَّهُ لَيَتَعَرَّضُ للجواري في الطُّرقِ فَيغْمِزُهُنَّ. متفقٌ عليهِ.

1505/3 ـ جابىر ئىبنى سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، كۇفىلىقلار سەئد ئىبنى ئەبۇۋاققاس توغرىسىدا ئۆمەر ئىبنى خەتتابقا شىكايەت قىلىشتى. ئاندىن ئۆمەر ئۇنى ۋالىيلىقتىن ئېلىۋېتىپ ئۇنىڭ ئورنىغا ئەممارنى ۋالىي قىلدى. ئۇلار قىلغان شىكايەتلەرنىڭ ئىچىدە سەئد ئىبنى ئەبۇۋاققاس نامازنىمۇ ياخشى ئوقۇمايدۇ، دېگەندەك سۆزلەرمۇ بار ئىدى. ئۆمەر سەئدنى چاقىرتىپ كېلىپ: ئى ئەبۇئىسهاق ئۇلار سېنى نامازنىمۇ ياخشى ئوقۇپ بەرمەيدۇ، دەپ شىكايەت قىلىشىۋاتىدىغۇ؟ دېدى. سەئد: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مەن ئۇلارغا نامازنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نامىزىدىن كىچىككىنىمۇ پەرىقلەندۈرمەي ئوخشاش قىلىپ ئوقۇپ بەردىم، مەن ئۇلارغا خۇپتەن نامىزىنى ئوقۇپ بەرسەم، ئىلگىرىكى ئىككى رەكئەتنى ئۇزۇن، ئاخىرقى ئىككى رەكئەتنى يەڭگىل قىلىپ ئوقۇپ بەردىم، دېدى. ئۆمەر: ئى ئەبۇئىسهاق! بۇ ساڭا قىلىنغان تۆھمەت ئىكەن، دېدى. ئاندىن بۇ ئىشنى ئېنىقلاش ئۈچۈن ئۇنىڭ بىلەن كۇفىغا بىر كىشىنى ياكى بىر نەچچە كىشىنى ئەۋەتتى. بارغان كىشى بىرمۇ مەسچىتنى ئالا قويماي ھەممىسىدىن ئېنىقلىدى. ئۇ سەئد توغرىسىدا ياخشى گەپ ئاڭلىسا رەھمەت ئېيتتى. ئاخىردا ئۇ ئەبسى جەمەتىنىڭ مەسچىتىگە كىردى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئۇسامە ئىبنى قەتادە ئىسىملىك بىر كىشى قوپۇپ: سىلەر بۇ ئىشنى بىزدىن ئېنىقلىغىلى كېلىپسىلەر، راستىنى ئېيتقاندا، سەئد ھەققەتەن قوشۇن بىلەن بىللە ئۇرۇشقا چىقمايدۇ، ئولجىنى بۆلۈشتە ۋە ھۆكۈمدە ئادىللىق قىلمايدۇ، دېدى. سەئد: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، شەكسىز مەن ساڭا ئۈچ خىل ئىش بىلەن دۇئا قىلىمەن، دەپ: ئى الله ئەگەر سېنىڭ بۇ بەندەڭ يالغان ئېيتقان بولسا، دېگەن گەپلىرىنى ئۆزىگە كۆرسەتكىن. ئەگەر شۆھرەت قازىنىش ئۈچۈن دېگەن بولسا، ئۇنىڭ ئۆمرىنى ئۇزۇن قىلىپ، پېقىرلىقنى داۋاملاشتۇرغىن ۋە پىتنە ـ پاساتلارغا گىرىپتار قىلغىن، دەپ دۇئا قىلدى. بۇ كىشى شۇ ئىشتىن كېيىن سوئال سورالسا: مەن پىتنە ـ پاساتلارغا گىرىپتار بولغان قېرىمەن، مېنى سەئدنىڭ دۇئاسى تۇتتى، دەيتتى.

جابىردىن بۇ ھەدىسنى رىۋايەت قىلغان ئابدۇلمەلىك ئىبنى ئۇمەير مۇنداق دېدى: مەن كېيىن بۇ كىشىنى كۆردۈم، قېرىلىقتىن قاشلىرى ئىككى كۆزىگە چۈشۈپتۇ ئۇ يوللاردا قىزلارنى توسۇپ ئۇلارنى چىمدىۋالىدىكەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1506/4 ـ وعنْ عُرْوَةَ بن الزُّبيْر أَنَّ سعِيدَ بنَ زَيْدٍ بْنِ عمْرو بْنِ نُفَيْلِ، رضي اللَّه عَنْهُ خَاصَمَتْهُ أَرْوَى بِنْتُ أَوْسٍ إِلى مَرْوَانَ بْنِ الحَكَم، وَادَّعَتْ أَنَّهُ أَخَذَ شَيْئاً مِنْ أَرْضِهَا، فَقَالَ سَعِيدٌ: أَنَا كُنْتُ آخُذُ مِنْ أَرْضِها شَيْئاً بعْدَ الذي سمِعْتُ مِنْ رَسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم،؟ قَالَ: مَاذا سمِعْتَ مِنْ رَسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم؟ قَالَ: سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم يقُولُ: «مَنْ أَخَذَ شِبْراً مِنَ الأَرْضِ ظُلْماً، طُوِّقَهُ إِلى سبْعِ أَرضينَ»

فَقَالَ لَهُ مرْوَانُ: لا أَسْأَلُكَ بَيِّنَةً بعْد هذا، فَقَال سعيدٌ: اللَّهُمَّ إنْ كانَتْ كاذِبَةً، فَأَعْمِ بصرها، وَاقْتُلْهَا في أَرْضِهَا، قَالَ: فَمَا ماتَتْ حَتَّى ذَهَبَ بَصَرُهَا، وبيْنَما هِيَ تَمْشي في أَرْضِهَا إذ وَقَعَتْ في حُفْرةٍ فَمَاتتْ. متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ لمسلِمٍ عنْ مُحمَّدِ بن زَيْد بن عبد اللَّه بن عُمَر بمَعْنَاهُ وأَنَّهُ رآهَا عَمْياءَ تَلْتَمِسُ الجُدُرَ تَقُولُ: أَصَابَتْني دعْوَةُ سعِيدٍ، وَأَنَّها مرَّتْ عَلى بِئْرٍ في الدَّارِ التي خَاصَمَتْهُ فِيهَا، فَوقَعتْ فِيها، وَكانَتْ قَبْرهَا.

**1506/4** ـ ئۇرۋە ئىبنى زۇبەيردىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەۋسنىڭ قىزى ئەرۋە سەئىد ئىبنى زەيد بىلەن دەۋالىشىپ قېلىپ مەرۋان ئىبنى ھەكەمنىڭ قېشىغا كەلدى. ئۇ ئايال: سەئىد ئىبنى زەيد زېمىنىمدىن ئازراق يېرىنى ئېلىۋالدى، دەپ دەۋا قىلدى. سەئىد: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بۇ توغرۇلۇق ھەدىس ئاڭلىغان تۇرۇپ ئۇنىڭ زېمىنىدىن ئېلىۋالامدىمەن؟ دېدى. مەرۋان: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن قانداق ھەدىس ئاڭلىغانتىڭ؟ دەپ سورىدى. ئۇ مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «كىمكى باشقىلارنىڭ بىر غېرىچ يېرىنى ناھەق ئېلىۋالسا الله (قىيامەت كۈنى) بۇ يەرنىڭ يەتتە قېتىغىچە ئۇنىڭ بويىنىغا يۆگەپ قويىدۇ» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم، دېدى. مەرۋان ئۇنىڭغا: مۇشۇنىڭدىن كېيىن (يەنى مۇشۇ ھەدىسنى دېگەندىن كېيىن) مەن سەندىن پاكىت تەلەپ قىلمايمەن، دېدى. ئاندىن سەئىد: ئى الله! ئەگەر بۇ ئايال يالغانچى بولسا ئۇنى قارىغۇ قىلغىن، ئۇنىڭ جېنىنى ئۆز زېمىنىنىڭ ئىچىدە ئالغىن، دەپ دۇئا قىلدى. ئۇ ئايال كۆزى كۆرمەس بولۇپ قالدى. ئۇ ئۆز يېرىدا كېتىۋاتقاندا تۇيۇقسىز بىر ئورەككە چۈشۈپ كېتىپ شۇ يەردە ئۆلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام مۇسلىمنىڭ مۇھەممەد ئىبنى زەيددىن قىلغان رىۋايىتىدە مۇنداق دەپ بايان قىلىنغان: مۇھەممەد ئۇ ئايالنىڭ قارىغۇ بولۇپ قېلىپ تاملارنى سىلاپ مېڭىۋېتىپ مېنى سەئىدنىڭ دۇئاسى تۇتتى دەۋاتقانلىقىنى كۆرتكەن ئىدى. ئۇ ئايال دەۋالىشىپ قالغان قورۇدىكى بىر قۇدۇقنىڭ قېشىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ قۇدۇققا چۈشۈپ كېتىپ شۇ يەردە ئۆلگەن ۋە شۇ قۇدۇق ئۇ ئايالنىڭ قەبرىسى بولۇغان قالغان ئىدى.

**1507/5** ـ وَعَنْ جَابِرِ بنِ عبْدِ اللَّهِ رضي اللَّه عَنْهُما قَال: لَمَّا حَضَرَتْ أُحُدٌ دَعاني أَبي مِنَ اللَّيْلِ فَقَال: مَا أُرَاني إلاَّ مَقْتُولا في أَوَّل مَنْ يُقْتَلُ مِنْ أَصْحابِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وَإِنِّي لا أَتْرُكُ بعْدِي أَعزَّ عَلَيَّ مِنْكَ غَيْرِ نَفْسِ رسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وإنَّ عليَّ دَيْناً فَاقْضِ، واسْتَوْصِ بِأَخَوَاتِكَ خَيْراً: فأَصْبَحْنَا، فكَانَ أَوَّل قَتِيلٍ، ودَفَنْتُ مَعهُ آخَرَ في قَبْرِهِ، ثُمَّ لَمْ تَطِبْ نفسي أَنْ أَتْرُكهُ مع آخَرَ، فَاسْتَخْرَجته بعْدَ سِتَّةِ أَشْهُرٍ، فَإِذا هُو كَيَوْمِ وَضَعْتُهُ غَيْر أُذُنِهِ، فَجَعَلْتُهُ في قَبْرٍ عَلى حِدَةٍ. رواه البخاري.

**1507/5** ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇھۇد ئۇرۇشى بولغاندا كېچىسى دادام مېنى چاقىرىپ مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىدىن ئۆلتۈرۈلىدىغان كىشىلەرنىڭ ئەڭ ئالدى بولىدىغاندەك تۇرىمەن، مەن ساڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئەزىزراق بىر نەرسىنى قويۇپ قويمىدىم، مېنىڭ قەرزىم بار، ئۇلارنى تۆلىۋەتكىن. ئاچا ـ سىڭىللىرىڭغا ياخشى قارىغىن، دېدى. تاڭ ئاتتى . ئۇ دېگەندەك بىرىنچى بولۇپ شېھىت قىلىندى، دەسلىۋىدە مەن ئۇنى باشقا بىرسى بىلەن بىرقەبرىگە قويۇپ بولغاندىن كېيىن، ئاندىن بۇنداق قىلىشقا كۆڭلۈم ئۇنىماي ئالتە ئايدىن كېيىن قەبرىنى ئېچىپ ئۇنىڭ جەسىدىنى چىقاردىم، ئۇنىڭ قۇلىقىدىن باشقا ھەممە يەرلىرى ئۇنى

يەرلىكىدە قويغان كۈندىكىدەك ساق - سالامەت تۇرۇپتۇ، ئاندىن ئۇنى يالغۇز بىر قەبرىدە قويدۇم. [بۇخارىدىن]

1508/6 - وَعَنْ أَنَسٍ رضي اللَّه عَنْهُ أَنَّ رَجُلَيْنِ مِنْ أَصْحابِ النبي صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم خَرَجا مِنْ عِنْدِ النبي صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم في لَيْلَةٍ مُظْلِمَةَ ومَعهُمَا مِثْلُ المِصْبَاحَينِ بيْنَ أيديهما ، فَلَمَّا افترَقَا ، صارَ مَعَ كلِّ واحِدٍ مِنهما وَاحِدٌ حَتى أَتَى أَهْلَهُ.

رواه البخاري مِنْ طرُقٍ، وفي بعْضِها أَنَّ الرَّجُلَيْنِ أُسيْدُ بنُ حُضيرٍ، وعبَّادُ بنُ بِشْرٍ رضي اللَّه عَنْهُما .

**1508/6** - ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىدىن ئىككى كىشى قاراڭغۇ كېچىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدىن قايتىپ كېتىۋاتقاندا ئۇلارنىڭ ئالدىدا چىراققا ئوخشاش ئىككى نۇر پەيدا بولدى. ئۇ ئىككىسى ئايرىلىشقاندا ئۇ نۇر ھەر بىرسى بىلەن ئۆيگە كەلگۈچىلىك بىللە بولدى. [بۇخارىدىن]

بەزى رىۋايەتلەردە ئۇ ئىككى كىشىنىڭ بىرسى: ئۇسەيد ئىبنى ھۇزەير يەنەبىرسى ئۇبباد ئىبنى بەشىر دېگەن ساھابە، دېيىلگەن.

1509/7 - وعنْ أَبي هُرَيْرةَ، رضي اللَّه عَنْهُ، قَال: بَعثَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم عَشرَةَ رهْطٍ عَيْناً سَرِيَّةً، وأَمَّرَ عليْهِم عَاصِمَ بنَ ثابِتٍ الأنصاريَّ، رضي اللَّه عنْهُ، فَانطَلَقُوا حتَّى إِذا كانُوا بالهَدْأَةِ، بيْنَ عُسْفانَ ومكَّةَ، ذُكِرُوا لَحيٍّ منْ هُذَيْلٍ يُقالُ لهُمْ: بنُوا لِحيَانَ، فَنَفَرُوا لهمْ بقَريب منْ مائِةِ رجُلٍ رَامٍ فَاقْتَصُّوا آثَارَهُمْ، فَلَمَّا أَحَسَّ بِهِمْ عاصِمٌ وَأَصحابُهُ، لجَأوا إلى مَوْضِعٍ، فَأَحاطَ بهمُ القَوْمُ، فقَالُوا: انْزلوا، فَأَعْطُوا بأَيْدِيكُمْ ولكُم العَهْدُ والمِيثاق أَنْ لا نَقْتُل مِنْكُم أحداً، فقَالَ عاصم بن ثابت: أيها القومُ، أَمَّا أَنَا فلا أَنْزِلُ عَلَى ذِمةِ كَافِرٍ. اللهمَّ أَخْبِرْ عَنَّا نَبِيَّكَ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم فرمَوْهُمْ بِالنَّبْلِ فقَتَلُوا عاصِماً، ونَزَل إِلَيْهِمْ ثَلاثَةُ نَفَرٍ على العهدِ والمِيثاقِ، مِنْهُمْ خُبيْبٌ، وزَيْدُ بنُ الدَّثِنةِ ورَجُلٌ آخَرُ، فَلَمَّا اسْتَمْكَنُوا مِنْهُمْ أَطْلَقُوا أَوْتَار قِسِيِّهِمْ، فربَطُوهُمْ بِها، قَال الرَّجلُ الثَّالِثُ: هذا أَوَّلُ الغَدْرِ واللَّهِ لا أصحبُكمْ إِنَّ لي بهؤلاءِ أُسْوةً، يُرِيدُ القَتْلى، فَجرُّوهُ وعالجوه، فَأَبي أَنْ يَصْحبَهُمْ، فَقَتَلُوهُ، وانْطَلَقُوا بِخُبَيْبٍ، وَزيْدِ بنِ الدَّثِنَةِ، حتى بَاعُوهُما بمكَّةَ بَعْد وَقْعةِ بدرٍ، فَابتَاعَ بَنُو الحارِثِ ابنِ عامِرِ بن نوفَلِ بنِ عَبْدِ مَنَافٍ خُبَيْباً، وكانَ خُبَيبُ هُوَ قَتَل الحَارِثَ يَوْمَ بَدْرٍ، فلَبِثَ خُبيْبٌ عِنْدهُم أَسيراً حَتى أَجْمَعُوا على قَتْلِهِ، فَاسْتَعارَ مِنْ بعْضِ بنَاتِ الحارِثِ مُوسَى يَسْتحِدُّ بهَا فَأَعَارَتْهُ، فَدَرَجَ بُنَيٌّ لَهَا وَهِي غَافِلةٌ حَتى أَتَاهُ، فَوَجَدَتْه مُجْلِسَهُ عَلَى فَخذِهِ وَالمُوسَى بيده، فَفَزِعتْ فَزْعَةً عَرَفَهَا خُبَيْبٌ، فَقَال: أَتَخْشيْنَ أن أَقْتُلَهُ ما كُنْتُ لأفعل ذلكَ، قَالَتْ: وَاللَّهِ ما رأَيْتُ أَسيراً خَيْراً مِنْ خُبيبٍ، فواللَّهِ لَقَدْ وَجدْتُهُ يوْماً يأْكُلُ قِطْفاً مِنْ عِنبٍ في يدِهِ، وإِنَّهُ لُموثَقٌ بِالحديدِ وَما بَمكَّة مِنْ ثَمَرَةٍ، وَكَانَتْ تقُولُ: إِنَّهُ لَرزقٌ رَزَقَهُ اللَّه خُبَيباً، فَلَمَّا خَرجُوا بِهِ مِنَ الحَرمِ لِيقْتُلُوهُ في الحِلِّ، قَال لهُم خُبيبُ: دعُوني أُصلي ركعتَيْنِ، فتَرَكُوهُ، فركَعَ رَكْعَتَيْنِ، فقالَ: واللَّهِ لَوْلا أَنْ تَحسَبُوا أَنَّ مابي جزَعٌ لَزِدْتُ: اللَّهُمَّ أَحْصِهمْ عدداً، واقْتُلهمْ بَدَداً، ولا تُبْقِ مِنْهُم أَحداً. وقال:

فَلَسْتُ أُبالي حينَ أُقْتلُ مُسْلِماً على أيِّ جنْبٍ كَانَ للَّهِ مصْرعِي

وذلِكَ في ذَاتِ الإلَهِ وإنْ يشأْ يُبَارِكْ عَلَى أوْصالِ شِلْوٍ مُمَزَّعِ

وكانَ خُبيْبٌ هُو سَنَّ لِكُلِّ مُسْلِمٍ قُتِلَ صبْراً الصَّلاةَ وأَخْبَر يعني النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. أَصْحَابهُ يوْمَ أُصِيبُوا خبرهُمْ، وبعَثَ نَاسٌ مِنْ قُرَيْشٍ إلى عاصِمِ بن ثابتٍ حينَ حُدِّثُوا أَنَّهُ قُتِل أَنْ يُؤْتَوا بشَيءٍ مِنْهُ يُعْرفُ. وكَانَ قتَل رَجُلاً مِنْ عُظَمائِهِمْ، فبَعثَ اللَّه لِعَاصِمٍ مِثْلَ الظُّلَّةِ مِنَ الدَّبْرِ، فَحَمَتْهُ مِنْ رُسُلِهِمْ، فَلَمْ يقْدِرُوا أَنْ يَقْطَعُوا مِنهُ شَيْئاً. رواه البخاري.

قولُهُ: الهَدْأَةُ: مَوْضِعٌ، وَالظُّلَّةُ: السحاب، والدَّبْرُ: النَّحْلُ. وقَوْلُهُ: «اقْتُلْهُمْ بِدَداً» بِكسرِ الباءِ وفتحهَا، فمن كسر، قال هو جمع بِدَّةٍ بكسر الباءِ، وهو النصِيب، ومعناه اقْتُلْهُمْ حِصَصاً مُنْقَسِمَةً لِكلِّ واحِدٍ مِنْهُمْ نصيبٌ، ومن فَتَح، قَالَ: مَعْنَاهُ: مُتَفَرِّقِينَ في القَتْلِ واحِداً بَعْدَ وَاحِد مِنَ التَّبْدِيدِ.

وفي الباب أَحاديثٌ كَثِيرَةٌ صحِيحَةٌ سبقت في مواضِعها مِنْ هذا الكتاب مِنها حديثُ الغُلام الذي كانَ يأْتي الرَّاهِبَ والسَّاحِرَ ومِنْهَا حَديثُ جُرَيجٍ، وحديثُ أصحَابِ الغار الذين أَطْبقَتْ علَيْهِمُ الصَّخْرةُ، وحديثُ الرَّجُلِ الذي سَمِعَ صَوتاً في السَّحاب يقولُ: اسْقِ حدِيقة فلانٍ، وغيرُ ذلك والدَّلائِلُ في الباب كثيرةٌ مَشْهُورةٌ، وبِاللَّهِ التَّوْفِيقُ.

**1509/7** - ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر تۈركۈم كىشىلەرنى (قۇرەيشلەرنىڭ ئەھۋاللىرىنى) تىڭ - تىڭلاپ كېلىشكە ئەۋەتتى ۋە ئۇلارغا ئەنسارىلىق ئاسىم ئىبنى سابىت دېگەن كىشىنى باشلىق قىلىپ قويدى، ئۇلار يولۇپ ئۇسفان بىلەن مەككە ئارىلىقىدىكى بىر يەرگە چۈشتى. ئۇلار شۇ يەردە بەنۇلىھيان، دەپ ئاتىلىدىغان بىر قەبىلىنىڭ بارلىقىدىن خەۋەر تاپتى. (بۇ قەبىلە ئۇلارنىڭ كەلگەنلىكىدىن خەۋەر تېپىپ) يۈزگە يېقىن مەرگەنلىرىنى ئېلىپ ئىز قوغلاپ ئۇلارنى تېپىۋالدۇ. ئاسىم ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرى ئۇلارنىڭ كەلگەنلىكىنى سېزىپ قېلىپ باشتا بىر يەرگە يۆتكەلگەن بولسىمۇ، كاپىرلار بۇ يەردىمۇ ئۇلارنى تېپىۋېلىپ ھەممە تەرەپتىن قورشىۋالدى ۋە ئۇلارغا: سىلەر چۈشۈڭلار، بىزگە بويسۇنۇڭلار، بىز سىلەردىن ھېچكىمنى ئۆلتۈرمەسلىككە ۋەدە بېرىمىز، دېدى. ئاسىم ئىبنى سابىت قوپۇپ (ئادەملىرىگە): ئى خالايىق! مەن كاپىرنىڭ كاپالىتىگە ئۆتمەيمەن، دەپ: ئى الله! سەن بىزنىڭ ھالىمىزنى پەيغەمبىرىڭگە خەۋەر بەرسەڭ، دەپ دۇئا قىلدى. ئاندىن كاپىرلار ئۇلارغا ئوقيا ئېتىپ ئاسىم ئىبنى سامىتنى ئۆلتۈرۈۋەتتى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن خۇبەيب، زەيد ئىبنى دەسنە ۋە يەنە بىر كىشى بولۇپ ئۈچ كىشى كاپىرلارنىڭ ۋەدىسىگە ئىشىنىپ ئۇلارغا ماقۇل بولدى. كاپىرلار ئۇلارنى قولغا چۈشۈرۈۋالغاندىن كېيىن ئۇلارنىڭ ياچاقلىرىنىڭ تارىلىرى بىلەن ئۆزلىرىنى باغلىدى، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئۈچىنچى كىشى: بۇ ۋەدىنى بۇزۇشنىڭ باشلىنىشىدۇر، ھەقىقەتەن ماڭا ئۆلتۈرۈلگەن بۇ كىشى ياخشى ئۈلگە بولدى. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مەن سىلەر بىلەن بىللە ماڭمايمەن، دېدى. كاپىرلار ئۇنى سۆرەپ باقتى ۋە باشقا ئاماللارنى قىلىپ باقتى، ئۇ ئۇلار بىلەن بىللە مېڭىشقا ئۇنىمىدى. ئاندىن ئۇلار ئۇنى ئۆلتۈرۈۋېتىپ خۇبەيب بىلەن زەيد ئىبنى دەسنەنى ئېلىپ كېتىپ ئۇ ئىككىسىنى مەككىگە ئەكىرىپ

سېتىۋەتتى. بۇ ئىش بەدرى ئۇرۇشىدىن كېيىن بولغان. ھارىس ئىبنى ئامىر جەمەتى خۇبەيبنى سېتىۋالدى. خۇبەيب بەدرى ئۇرۇشىدا ئۇلارنىڭ دادىسى ھارىسنى ئۆلتۈرۈۋەتكەن ئىدى. خۇبەيب ئۇلارنىڭ يېنىدا ئەسىر بولۇپ تۇردى، ئۇلار ئۇنى ئۆلتۈرۈۋېتىش پىكرىگە كەلدى . سۈننەت قىلىۋېلىش ئۈچۈن خۇبەيب ھارىسنىڭ قىزلىرىنىڭ بىرىدىن ئۇستۇرا سورىدى. ئۇ قىز ئۇنىڭغا ئۇستۇرنى بېرىپ تۇردى. ئۇ قىزنىڭ كىچىك بىر بالىسى ئۇ قىز دىققەت قىلماي قالغاندا چىقىپ خۇبەيبنىڭ قېشىغا كەلدى، قىز بالىنى ئىزدەپ چىققاندا خۇبەيبنى قولىدا ئۇستۇرا تۇتقان ھالەتتە بالىنى يوتىسىدا ئولتۇرغۇزۇۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ قورققىنىدىن چۆچۈپ كەتتى. خۇبەيب ئۇنىڭ قورققانلىقىنى بىلىپ: سىز مېنى بالىنى ئۆلتۈرۈۋېتەمدىكىن دەپ قورقۇۋاتامسىز؟ مەن ئۇنداق قىلمايمەن، دېدى. كېيىن ئۇ قىز الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مەن خۇبەيبتىن ياخشىراق بىر ئەسىرنى كۆرۈپ باقمىدىم. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەن، مەن بىر كۈنى ئۇ تۆمۈر ئىشكەنلەر بىلەن باغلاقلىق تۇرۇپمۇ بىر ساپاق ئۈزۈمنى قولىدا تۇتۇپ يەۋاتقانلىقىنى كۆردۈم، ئۇ كۈنلەردە مەككىدە مېۋە يوق ئىدى. بۇ شەكسىز الله نىڭ خۇبەيبكە بەرگەن رىزىقىدۇر دېدى. ئۇلار خۇبەيبنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن ھەرەمنىڭ دائىرىسىدىن ئېلىپ چىققاندا، خۇبەيب ئۇلارغا: مېنى ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇۋالغىلى قويۇڭلار، دېدى . ئۇلار ئۇنىڭ ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇۋېلىشىغا رۇخسەت قىلدى. ئۇ ناماز ئوقۇپ بولۇپ، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەن، ئەگەر سىلەرنى مېنى ئۆلۈمدىن قورقتى، دەپ گۇمان قىلىپ قالمىسۇن دېمىگەن بولسام ئەلۋەتتە بۇنىڭدىن جىق ناماز ئوقۇيتتىم، دەپ: ئى الله ئۇلارنى سانىغىن، ئۇلارنى بىرىنىمۇ قويماي بىر ـ بىرلەپ ئۆلتۈرگىن دەپ، دۇئا قىلىپ بۇ شېئىرنى ئوقۇدى:

ئىمان بىلەنلا ئۆلتۈرۈلسەم گەر،
قانداق يىقىلسام قىلمايمەن پەرۋا.
الله ئۈچۈنلا ئاتالغاچ بۇ جان،
بەرىكەت تاپقۇسى ھەر پارچە ئەزا.

خۇبەيب ئۆلتۈرۈلمەكچى بولغان ھەر بىر مۇسۇلمان ئۈچۈن ناماز ئوقۇش سۈننىتىنى يول قويدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىغا ئۇلارنىڭ مۇسىبەتكە ئۇچرىغان كۈنى ئۇلارنىڭ خەۋىرىنى بەردى. قۇرەيشلەردىن بىر تۈركۈم كىشىلەر ئاسىم ئىبنى سابىتنىڭ ئۆلتۈرۈلگەنلىكىنى ئاڭلىغان ۋاقتىدا ئۇنىڭ جەستىدىن تونۇشلۇق بىر يېرىنى كېسىپ ئېلىپ كېلىشكە ئادەم ئەۋەتتى. ئاسىم ئىبنى سابىت ئۇلارنىڭ كاتتىباشلىرىدىن بىر كىشىنى ئۆلتۈرۈۋەتكەن ئىدى. الله تائالا ئۇنىڭ جەسىدىنى قوغداشقا بىر تۈركۈم ھەرىلەرنى ئەۋەتتى. ھەرىلەر ئۇنى قۇرەيشنىڭ ئەۋەتكەن ئادەملىرىدىن ساقلىدى، ئۇلار ئۇنىڭ كىچىككىنە بىر يېرىنىمۇ كېسەلمىدى. [بۇخارىدىن]

1510/8 ـ وعَن ابْنِ عُمر رضي اللَّه عنْهُما قال: ما سمِعْتُ عُمرَ رضي اللَّه عنْهُ يَقُولُ لِشَيءٍ قطُّ: إنِّي لأَظُنُّهُ كَذا إلاَّ كَانَ كَمَا يَظُنُّ، رواهُ البُخَارِي.

**1510/8** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن ئۆمەرنىڭ: شەكسىز مەن بىر نەرسىنى مۇنداق بولارمىكىن، دەپ گۇمان قىلسام ئۇ مەن گۇمان قىلغاندەك بولۇپ چىقاتتى. دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم. [بۇخارىدىن]

254 ـ باب

## غەيۋەتنىڭ هاراملىقى ۋە تىلنى ساقلاشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَلا يَغْتَبْ بَعْضُكُمْ بَعْضاً أَيُحِبُّ أَحَدُكُمْ أَنْ يَأْكُلَ لَحْمَ أَخِيهِ مَيْتاً فَكَرِهْتُمُوهُ وَاتَّقُوا اللَّهَ إِنَّ اللَّهَ تَوَّابٌ رَحِيمٌ﴾ ﴿بىر ـ بىرىڭلارنىڭ غەيۋىتىنى قىلماڭلار، سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۆلگەن قېرىندىشىنىڭ گۆشىنى يېيىشنى[1] ياقتۇرامسىلەر؟ ئۇنى ياقتۇرمايسىلەر، الله دىن قورقۇڭلار، الله (تەۋبە قىلغۇچىلارنىڭ قىلغان) تەۋبىنى بەكمۇ قوبۇل قىلغۇچىدۇر ناهايىتى مېهرىباندۇر﴾[2] ﴿وَلا تَقْفُ مَا لَيْسَ لَكَ بِهِ عِلْمٌ إِنَّ السَّمْعَ وَالْبَصَرَ وَالْفُؤَادَ كُلُّ أُولَئِكَ كَانَ عَنْهُ مَسْؤُولاً﴾ ﴿بىلمەيدىغان نەرسەڭگە ئەگەشمە، قۇلاق، كۆز، دىلنىڭ قىلمىشلىرى ئۈستىدە هەقىقەتەن سوئال ـ سوراق قىلىنىدۇ﴾[3] ﴿مَا يَلْفِظُ مِنْ قَوْلٍ إِلَّا لَدَيْهِ رَقِيبٌ عَتِيدٌ﴾ ﴿ئۇ قانداق بىر سۆزنى قىلمىسۇن ئۇنىڭ ئالدىدا هامان پەرىشتە هازىر بولۇپ كۈزىتىپ تۇرىدۇ﴾[4].

اعلم أنه ينبغي لك مكلف أن يحفظ لسانه عن جميع الكلام إلا كلاماً ظهرت فيه المصلحة، ومتى استوى الكلام وتركه في المصلحة، فالسنة الإمساك عنه لأنه قد ينجر الكلام المباح إلى حرام أو مكروه، وذلك كثير في العادة، والسلامة لا يعدلها شيء.

شۇنى بىلگىنكى، هەر قانداق بىر مۇسۇلمان پايدىسى بولمىغان هەر قانداق گەپتىن تىلىنى ساقلىشى كېرەك. قىلسىمۇ بولىدىغان، قىلمىسىمۇ بولىدىغان سۆزلەرنى قىلماسلىق سۈننەتتۇر. بەزىدە قىلىش دۇرۇس بولىدىغان سۆزلەرنىڭ ئاخىرىمۇ هارام ياكى مەكرۇهغا ئۆلىشىپ قالىدۇ. بۇنداق ئەهۋال ئادەتتە كۆپ كۆرىلىدۇ. يامان سۆزلەردىن سالامەت قىلىشنىڭ پايدىسىغا ئۇنىڭغا هېچ نەرسە توغرا كەلمەيدۇ.

1511/1 ـ وَعنْ أبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عنْهُ عَنِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «مَنْ كَانَ يُؤْمِنُ بِاللَّهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ فَلْيقُلْ خَيْراً، أَوْ لِيَصْمُتْ» متفقٌ عليه. وَهذا الحَديثُ صَرِيحٌ في أَنَّهُ يَنْبغي أن لا يتَكلَّم إلاَّ إذا كَان الكَلامُ خَيْراً، وَهُو الَّذي ظَهَرَتْ مصْلحَتُهُ، وَمَتى شَكَّ في ظُهُورِ المَصْلَحةِ، فَلا يَتَكَلَّمُ.

**1511/1** ـ ئەبۇهۇرەيرە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنگەن كىشى ياخشى سۆز قىلسۇن، ياكى جىم تۇرسۇن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن هەدىس]

1512/2 ـ وعَنْ أبي مُوسَى رضي اللَّه عَنْهُ قَال: قُلْتُ يا رَسُولَ اللَّهِ أيُّ المُسْلِمِينَ أَفْضَلُ؟ قال: «مَنْ سَلِمَ المُسْلِمُونَ مِن لِسَانِهِ وَيَدِهِ». متفق عليه.

---

[1] غەيۋەتنىڭ زىيادە قەبىھ ئىكەنلىكى تەمسىل
[2] سۈرە هۇجۇرات 12 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئىسرا 36 ـ ئايەت.
[4] سۈرە قاف 18 ـ ئايەت.

**1512/2** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مۇسۇلمانلارنىڭ قايسىسى ئەڭ ئەۋزەل؟ دېدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۇسۇلمانلار ئۇنىڭ تىلىدىن ۋە قولىدىن سالامەت قالغان كىشى» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1513/3 ـ وَعَنْ سَهْلِ بنِ سعْدٍ قَال: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ يَضْمَنْ لي ما بيْنَ لَحْيَيْهِ وَمَا بيْنَ رِجْلَيْهِ أَضْمَنْ لهُ الجَنَّة». متفقٌ عليهِ.

**1513/3** ـ سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىمكى ئىككى ساقىلى ئوتتۇرىسىدىكى نەرسىنى (يەنى تىلىنى) ۋە ئىككى پۇت ئوتتۇرىسىدىكى نەرسىنى (شەھۋىتىنى) ساقلاشقا ماڭا ھۆددە قىلسا، مەن ئۇنىڭغا جەننەتنى ھۆددە قىلىمەن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1514/4 ـ وَعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عَنْهُ أَنَّهُ سَمِعَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «إنَّ الْعَبْد لَيَتَكَلَّمُ بِالكَلِمةِ مَا يَتَبيَّنُ فيهَا يَزِلُّ بهَا إلى النَّارِ أبْعَدَ مِمَّا بيْنَ المشْرِقِ والمغْرِبِ». متفقٌ عليهِ.

**1514/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «بەندە ئويلاپ ـ ئويلىمايلا مەشرىق بىلەن مەغرىبنىڭ ئارىلىقىدىنمۇ چوڭقۇر دوزاخقا چۈشۈپ كېتىشكە سەۋەب بولىدىغان سۆزنى قىلىپ سالىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1515/5 ـ وَعَنْهُ عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إنَّ العَبْدَ لَيَتَكَلَّمُ بِالكَلِمةِ مِنْ رِضْوَانِ اللَّهِ تَعَالى مَا يُلقِي لهَا بَالاً يَرْفَعُهُ اللَّه بهَا دَرَجاتٍ، وَإنَّ الْعبْدَ لَيَتَكلَّمُ بالْكَلِمَةِ مِنْ سَخَطِ اللَّهِ تَعالى لا يُلْقي لهَا بالاً يهوي بهَا في جَهَنَّم» رواه البخاري.

**1515/5** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بەندە ئۆزىنىڭ نېمە دەۋاتقانلىقىغا پەرۋا قىلمايلا، الله رازى بولىدىغان بىر سۆزنى قىلىپ سالىدۇ ـ دە، ئۇنىڭ سەۋەبى بىلەن الله ئۇ كىشىنىڭ دەرىجىسىنى يۇقىرى كۆتۈرىدۇ. بەندە نېمە دەۋاتقانلىقىغا پەرۋا قىلماي، الله غەزەپلىنىدىغان بىر سۆزنى قىلىپ سالىدۇ ـ دە، ئۇنىڭ سەۋەبى بىلەن الله ئۇ كىشىنى دوزاخقا چۈشۈرۈۋېتىدۇ». [بۇخارىدىن]

1516/6 ـ وعَنْ أَبي عَبْدِ الرَّحمنِ بِلال بنِ الحارثِ المُزنيِّ رضي اللَّه عَنْهُ أنَّ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «إنَّ الرَّجُلَ ليَتَكَلَّمُ بالْكَلِمَةِ مِنْ رِضْوانِ اللَّهِ تَعالى ما كَانَ يَظُنُّ أنْ تَبْلُغَ مَا بلَغَتْ يكْتُبُ اللَّه له بهَا رِضْوَانَهُ إلى يَوْمِ يلْقَاهُ، وَإنَّ الرَّجُلَ لَيَتَكَلَّمُ بالكَلِمةِ مِنْ سَخَطِ اللَّه مَا كَانَ يظُنُّ أن تَبْلُغَ ما بلَغَتْ يكْتُبُ اللَّه لَهُ بهَا سَخَطَهُ إلى يَوْمِ يلْقَاهُ». رواهُ مالك في «المُوطَّإِ» والترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1516/6** ـ ئەبۇئابدۇراھمان بىلال ئىبنى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر ئادەم سۆزنىڭ قەيەرگە بېرىپ توختايدىغانلىقىنى ئويلانماستىنلا الله رازى بولىدىغان بىر سۆزنى قىلىپ سالىدۇ ـ دە، ئۇنىڭ سەۋەبى بىلەن الله ئۇ كىشىگە تاكى ئۆزى بىلەن ئۇچرىشىدىغان كۈنگىچىلىك ئۆز رازىلىقىنى يېزىۋېتىدۇ. بىر ئادەم سۆزنىڭ قەيەرگە بېرىپ توختايدىغانلىقىنى ئويلانماستىنلا الله غەزەپلىنىدىغان بىر سۆزنى قىلىپ سالىدۇ ـ دە، ئۇنىڭ

سەۋەبى بىلەن الله ئۇ كىشىگە تاكى ئۇزى بىلەن ئۇچرىشىدىغان كۇنگىچىلىك ئۇز غەزىپىنى پۇتىۋېتىدۇ». [تىرمىزىدىن]

**1517/7** ـ وعَنْ سُفْيان بنِ عبْدِ اللَّهِ رضي اللَّه عنْهُ قَال: قُلْتُ يا رسُولَ اللَّهِ حَدِّثْني بأمْرٍ أعْتَصِمُ بِهِ قالَ: «قُلْ ربِّي اللَّه، ثُمَّ اسْتَقِمْ» قُلْتُ: يا رسُول اللَّهِ ما أَخْوفُ مَا تَخَافُ عَلَيَّ؟ فَأَخَذَ بِلِسَانِ نَفْسِهِ، ثُمَّ قَال: «هذا». رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1517/7** ـ سۇفيان ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا مەن نجاتلىققا ئېرىشىش ئۇچۇن ئېسىلىدىغان بىرەر ئىشنى دەپ بەرسىلە، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «رەببىم الله دېگىن، ئاندىن (بۇيرىغاننى قىلىپ، توسقاندىن يېنىشتا) چىڭ تۇرغىن» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى سىلىنىڭ مەندىن ئەڭ ئەنسىرەيدىغان نەرسىلىرى نېمە؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇزىنىڭ تىلىنى تۇتۇپ تۇرۇپ: «مۇشۇ» دېدى. [تىرمىزىدىن]

**1518/8** ـ وعَن ابنِ عُمَر رضي اللَّه عنْهُمَا قَالَ: قَالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تُكْثِرُوا الكَلامَ بغَيْرِ ذِكْرِ اللَّهِ، فَإنَّ كَثْرَةَ الكَلامِ بِغَيْرِ ذِكْرِ اللَّه تَعالَى قَسْوةٌ لِلْقَلْبِ، وإنَّ أبْعَدَ النَّاسِ مِنَ اللَّهِ القَلبُ القَاسي». رواه الترمذي.

**1518/8** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله نى زىكىر قىلىشتىن (پايدىلىق سۆزلەردىن) باشقا سۆزلەرنى تولا قىلماڭلار. چۈنكى، الله نى زىكىر قىلىشتىن باشقا سۆزلەرنى تولا قىلىش دىلنى قاتۇرۇۋېتىدۇ. الله دىن ئەڭ يىراق كىشى بولسا دىلى قاتتىق كىشىدۇر». [تىرمىزىدىن]

**1519/9** ـ وعنْ أبي هُريرَةَ رضي اللَّه عَنهُ قَالَ: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ وَقَاهُ اللَّه شَرَّ مَا بيْنَ لَحْيِيْهِ، وشَرَّ مَا بَيْنَ رِجْلَيْهِ دَخَلَ الجَنَّةَ» رَوَاه التِّرمِذِي وقال: حديث حسنٌ.

**1519/9** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر كىشىنى الله، ئىككى ساقىلىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى نەرسىنىڭ يامانلىقىدىن ۋە ئىككى پۇتىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى نەرسىنىڭ يامانلىقىدىن ساقلىسا ئۇ كىشى جەننەتكە كىرىدۇ». [تىرمىزىدىن]

**1520/10** ـ وعَنْ عُقْبَةَ بنِ عامِرٍ رضي اللَّه عنْهُ قَالَ: قُلْتُ يا رَسول اللَّهِ مَا النَّجاةُ؟ قَال: «أمْسِكْ عَلَيْكَ لِسانَكَ، وَلْيَسَعْكَ بيْتُكَ، وابْكِ على خَطِيئَتِكَ» رواه الترمذي وقالَ: حديثٌ حسنٌ.

**1520/10** ـ ئۇقبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! نجات تېپىشنىڭ يولى قايسى؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تىلىڭنى چىڭ تۇت، ئائىلەڭنىڭ تۇرمۇشىنى خاتىرجەم قىل، خاتالىقلىرىڭغا يىغلىغىن» دېدى. [تىرمىزىدىن]

1521/11 ـ وعن أبي سَعيدٍ الخُدْرِيِّ رضي اللَّه عَنْهُ عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إذا أَصْبح ابْنُ آدم، فَإِنَّ الأَعْضَاءَ كُلَّهَا تُكَفِّرُ اللِّسانَ، تَقُولُ: اتِّقِ اللَّه فينَا، فَإِنَّما نحْنُ بِكَ: فَإِنِ اسْتَقَمْتَ اسَتقَمْنا وإِنِ اعْوججت اعْوَجَجْنَا» رواه الترمذي.

معنى «تُكَفِّرُ اللِّسَان»: أي تَذِلُّ وتَخْضعُ لَهُ.

**1521/11** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئادەم بالىسى تاڭ ئاتقۇزسا بارلىق ئەزالىرى تىلغا يېلىنىپ دەيدۇكى: ئى تىل! بىز توغرۇلۇق الله دىن قورق، بىز ھەقىقەتەن سېنىڭ سەۋەبىڭ بىلەن جازالىنىمىز. ئەگەر سەن دۇرۇس بولساڭ، بىزمۇ دۇرۇس بولىمىز. ئەگەر سەن ئەگرى بولساڭ، بىزمۇ ئەگرى بولىمىز». [تىرمىزىدىن]

1522/12 ـ وعنْ مُعاذ رضي اللَّه عنهُ قال: قُلْتُ يا رسُول اللَّهِ أخبرني بِعَمَلٍ يُدْخِلُني الجَنَّة، ويُبَاعِدُني عن النَّارِ؟ قَال: «لَقدْ سَأَلْتَ عنْ عَظِيمٍ، وإِنَّهُ لَيَسِيرٌ عَلى منْ يَسَّرَهُ اللَّه تَعَالى علَيهِ: تَعْبُد اللَّه لا تُشْرِكُ بِهِ شَيْئاً، وتُقِيمُ الصَّلاةَ، وتُؤتي الزَّكَاةَ، وتَصُومُ رمضَانَ وتَحُجُّ البَيْتَ إن استطعت إِلَيْهِ سَبِيْلاً، ثُمَّ قَال: «ألا أَدُلُّك عَلى أَبْوابِ الخَيْرِ؟ الصَّوْمُ جُنَّةٌ. ،الصَّدَقةُ تطْفِيءُ الخَطِيئة كما يُطْفِيءُ المَاءُ النَّار، وصلاةُ الرَّجُلِ منْ جوْفِ اللَّيْلِ» ثُمَّ تَلا: ﴿تَتَجَافَى جُنُوبُهُمْ عَنِ الْمَضَاجِعِ﴾ حتَّى بلَغَ ﴿يَعْمَلُونَ﴾ ثُمَّ قال: «ألا أُخْبِرُكَ بِرَأْسِ الأَمْرِ، وعمودِهِ، وذِرْوَةِ سَنامِهِ» قُلتُ: بَلى يا رسول اللَّهِ: قَالَ: «رأْسُ الأمْرِ الإِسْلامُ، وعَمُودُهُ الصَّلاةُ. وذروةُ سنامِهِ الجِهَادُ» ثُمَّ قال: «ألا أُخْبِرُكَ بِملاكِ ذلكَ كله؟» قُلْتُ: بَلى يا رسُولَ اللَّهِ. فَأَخذَ بِلِسَانِهِ قالَ: «كُفَّ علَيْكَ هذا» قُلْتُ: يا رسُولَ اللَّهِ وإنَّا لَمُؤَاخَذون بِمَا نَتَكلَّمُ بِهِ؟ فقَال: «ثَكِلتْكَ أُمُّكَ، وهَلْ يَكُبُّ النَّاسَ في النَّارِ على وَجُوهِهِم إلاَّ حصَائِدُ أَلْسِنَتِهِمْ؟». رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ، وقد سبق شرحه.

**1522/12** ـ مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا مېنى جەننەتكە كىرگۈزىدىغان ۋە دوزاختىن يىراق قىلىدىغان بىر ئەمەلنى دەپ بەرگىن؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن ھەقىقەتەن چوڭ ئىشتىن سورىدۇڭ، ئۇ ئەلۋەتتە الله تائالا ئاسان قىلىدىغان كىشىگە ئاساندۇر. الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي ئىبادەت قىلغىن، ناماز ئوقۇغىن، زاكات بەرگىن، روزا تۇتقىن. ئەگەر يول جەھەتتە قادىر بولالىساڭ بەيتۇللاھنى ھەج قىلغىن» دەپ ئاندىن: «مەن سېنى ياخشىلىقنىڭ ئىشىكلىرىگە باشلاپ قويمايمۇ؟ روزا قالقاندۇر، سەدىقە ۋە بىر ئادەمنىڭ يېرىم كېچىدە ئوقۇغان نامىزى خاتالىقنى سۇ ئوتنى ئۆچۈرگەندەك ئۆچۈرۈۋېتىدۇ» دەپ بۇ ئايەت ﴿ئۇلارنىڭ يانلىرى ئورۇن ـ كۆرپىدىن يىراق بولىدۇ (يەنى ئۇلار كېچىسى ئىبادەت قىلىپ ئاز ئۇخلايدۇ)، ئۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ (ئازابىدىن) قورقۇپ، (رەھمىتىنى) ئۈمىد قىلىپ ئۇنىڭغا دۇئا قىلىدۇ، ئۇلارغا بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە مۇكاپات يۈزىسىدىن اللەنىڭ ھۇزۇرىدا ساقلانغان ۋە ئۇلارنى خۇشال قىلىدىغان كاتتا نېمەتنى ھېچكىم بىلمەيدۇ﴾[1] نى تىلاۋەت قىلدى.

[1] سۈرە سەجدە 16 ــــ 17 ـ ئايەتلەر.

ئاندىن: «مەن ساڭا ئىشىنىڭ بېشى، ئۇنىڭ تۈۋرۈكى ۋە ئۇنىڭ چوققىسىنى دەپ بېرەيمۇ؟» دېۋىدى. مەن: شۇنداق قىلغىن، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىشنىڭ بېشى ئىسلامدۇر، ئۇنىڭ تۈۋرۈكى نامازدۇر، چوققىسى جىھادتۇر» دەپ ئاندىن: «مەن ساڭا ئاشۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ئۇلىنى دەپ بېرەيمۇ؟» دېدى. مەن: شۇنداق قىلغىن، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ تىلىنى تۇتۇپ: «بۇ تىلىڭنى يىغقىن» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىز قىلغان سۆزلىرىمىزگىمۇ ھېساب بېرىمىزمۇ ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھالىڭغا ۋاي، كىشىلەرنى دوزاخقا يۈزلىرى بىلەن يىقىتۇۋاتقان نەرسە پەقەت ئۇلارنىڭ تىللىرىنىڭ مەھسۇلىدۇر» دېدى. [تىرمىزىدىن]

1523/13 ـ وعنْ أبي هُرَيرةَ رضي اللَّه عنهُ أنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «أَتَدْرُونَ ما الغِيبةُ؟» قَالُوا: اللَّه ورسُولُهُ أعْلَمُ. قال: «ذِكْرُكَ أَخَاكَ بما يكْرَهُ» قِيل: أفرأَيْتَ إن كان في أخِي ما أقُولُ؟ قَالَ: «إنْ كانَ فِيهِ ما تقُولُ فَقَدِ اغْتَبْته، وإنْ لَمْ يكُن فِيهِ ما تَقُولُ فَقَدْ بهتَّهُ» رواه مسلم.

**1523/13** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلارغا: «غەيۋەتنىڭ نېمىلىكىنى بىلەمسىلەر؟» دېۋىدى، ئۇلار: الله ۋە الله نىڭ ئەلچىسى بىلگۈچىدۇر، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قېرىندىشىڭ ياقتۇرمايدىغان نەرسىنى تىلغا ئېلىشىڭ» دېۋىدى، قېرىندىشىمدا بار بولغان ئىشنى دېسەمچۇ؟ دېيىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر ئۇنىڭدا يوق نەرسىنى دېسەڭغۇ تۆھمەت قىلغان بولىسەن، بار نەرسىنى دېسەڭ غەيۋەت قىلغان بولىسەن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1524/14 ـ وعنْ أبي بكْرةَ رضي اللَّه عنْهُ أنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال في خُطْبتِهِ يوْمَ النَّحر بِمنىً في حجَّةِ الودَاعِ: «إنَّ دِماءَكُم، وأمْوالَكم وأعْراضَكُم حرامٌ عَلَيْكُم كَحُرْمَة يومِكُم هذا، في شهرِكُمْ هذا، في بلَدِكُم هذا، ألا هَلْ بلَّغْت» متفقٌ عليه.

**1524/14** ـ ئەبۇبەكرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋىدالىشىش ھەججىدە قۇربان ھېيت كۈنى ئۆزىنىڭ خۇتبىسىدە مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ قېنىڭلارنى بىر ـ بىرىڭلار ئابرۇيىڭلارنى تۆكۈشىڭلار، ماللىرىڭلارنى ناھەق يەۋېلىشىڭلار خۇددى مۇشۇ كۈن، مۇشۇ ئاي شەھەرنىڭ ھۆرمىتىنى قىلماسلىق ھارام قىلىنغانىدەك ھارام قىلىندى. ئى الله! يەتكۈزدۈممۇ؟». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1525/15 ـ وعنْ عائِشة رضِي اللَّه عنْها قَالَتْ: قُلْتُ للنبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حسْبُك مِنْ صفِيَّة كذا وكَذَا قَال بعْضُ الرُّواةِ: تعْني قَصِيرةً، فقال: «لقَدْ قُلْتِ كَلِمةً لو مُزجتْ بماءِ البحْرِ لَمزَجتْه» قَالَتْ: وحكَيْتُ له إنساناً فقال: «ما أحِبُّ أني حكَيْتُ إنْساناً وأنَّ لي كذا وكَذَا» رواه أبو داود، والترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

ومعنى: «مزَجَتْهُ» خَالطته مُخَالَطة يَتغَيَّرُ بهَا طَعْمُهُ، أوْ رِيحُهُ لِشِدةِ نتنها وقبحها، وهَذا مِنْ أبلغَ الزَّواجِرِ عنِ الغِيبَةِ، قَال اللَّهُ تعالى: ﴿وَمَا يَنْطِقُ عَنِ الْهَوَى إِنْ هُوَ إِلاَّ وَحْيٌ يُوحَى﴾.

**1525/15** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: سەفىيەنىڭ مۇنداق، مۇنداق تەرىپى كۇپايە قىلمامدۇ؟ دېدىم. (رىۋايەت قىلغۇچىلارنىڭ بەزىسى ئۇنى پاكار دېمەكچى دېدى). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىز شۇنداق بىر سۆزنى قىلدىڭىزكى، ئەگەر ئۇ سۆزنى، دېڭىز سۈيىگە ئارىلاشتۇرۇلسا ئەلۋەتتە ئۇ دېڭىزغا تېتىغان بولاتتى» دېدى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئېيتتىكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر كىشىنىڭ ھەرىكىتىنى دوراپ بېرىۋېدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «مەن ئۈچۈن شۇنداق پايدىلار بولسىمۇ بىر كىشىنىڭ قىلىقىنى دوراشنى ياخشى كۆرمەيمەن» دېدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1526/16 ـ وَعَنْ أَنَسٍ رضي اللَّه عنهُ قالَ: قَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَمَّا عُرِجَ بي مررْتُ بِقَوْمٍ لهُمْ أَظْفَارٌ مِن نُحاسٍ يَخمِشُونَ وجُوهَهُمْ وَصُدُورَهُم، فَقُلْتُ: منْ هؤلاءِ يَا جِبْرِيل؟ قَال: هؤلاءِ الَّذِينَ يَأْكُلُونَ لُحُوم النَّاسِ، ويَقَعُون في أَعْرَاضِهِمْ.» رواهُ أبو داود .

**1526/16** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن ئاسمانغا ئېلىپ چىقىلغانda تىرناقلىرى تۇچتىن بولغان ئۇنىڭ بىلەن يۈزلىرىنى، مەيدىلىرىنى تاتىلاۋاتقان بىر قەۋمنى كۆرۈپ: ئى جىبرىئىل! ئۇلار كىم؟ دېدىم. جىبرىئىل: بۇلار كىشىلەرنىڭ گۆشلىرىنى يەيدىغان (غەيۋەت قىلىدىغان) ئۇلارنىڭ ئابرۇيىنى تۆكىدىغان كىشىلەردۇر، دېدى». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1527/17 ـ وعن أبي هُريْرة رضي اللَّه عنْهُ أنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «كُلُّ المُسلِمِ عَلى المُسْلِمِ حرَامٌ: دَمُهُ وعِرْضُهُ وَمَالُهُ» رواهُ مسلم .

**1527/17** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر مۇسۇلماننىڭ قېنى، ئابرۇيى ۋە مېلى يەنە بىر مۇسۇلمانغا ھارامدۇر». [مۇسلىمدىن]

## 255 ـ باب

## غەيۋەتنى ئاڭلاشنىڭ ھارامliقى، ھارام غەيۋەتنى ئاڭلاپ قالغان كىشىنى ئۇ غەيۋەتنى رەت قىلىشقا بۇيرۇش، غەيۋەت قىلغۇچىغا قارشى تۇرۇش، ئەگەر ئاجىز كەلسە ياكى غەيۋەت قىلغۇچى سۆزنى قوبۇل قىلمىسا، مۇمكىن قەدەر ئۇ يەردىن كېتىش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَإِذَا سَمِعُوا اللَّغْوَ أَعْرَضُوا عَنْهُ﴾ ﴿ئۇلار بىھۇدە سۆزلەرنى ئاڭلىغاندا ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈيدۇ﴾[1] ﴿وَالَّذِينَ هُمْ عَنِ اللَّغْوِ مُعْرِضُونَ﴾ ﴿ئۇلار بىھۇدە سۆز، بىھۇدە ئىشتىن يىراق بولغۇچىلاردۇر﴾[2] ﴿إِنَّ السَّمْعَ وَالْبَصَرَ وَالْفُؤَادَ كُلُّ أُولَـئِكَ كَانَ عَنْهُ مَسْؤُولاً﴾ ﴿(ئىنسان قىيامەت كۈنى) قۇلاق، كۆز، دىلنىڭ قىلمىشلىرى ئۈستىدە ھەققەتەن سوراق قىلىنىدۇ﴾[3] ﴿وَإِذَا رَأَيْتَ الَّذِينَ يَخُوضُونَ

[1] سۈرە قەسەس 55 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە مۇئمىنۇن 3 ـ ئايەت.
[3] سۈرە ئىسرا 36 ـ ئايەت.

فِي آيَاتِنَا فَأَعْرِضْ عَنْهُمْ حَتَّى يَخُوضُوا فِي حَدِيثٍ غَيْرِهِ وَإِمَّا يُنْسِيَنَّكَ الشَّيْطَانُ فَلا تَقْعُدْ بَعْدَ الذِّكْرَى مَعَ الْقَوْمِ الظَّالِمِينَ﴾ ﴿بىزنىڭ ئايەتلىرىمىز توغرىسىدا (تەنە ۋە مەسخىرە قىلىپ) پاراڭ سېلىشىۋاتقان كىشىلەرنى كۆرگىنىڭدە، ئۇلار بۇنىڭدىن باشقا پاراڭغا چۆشمىگىچە ئۇلار بىلەن بىللە ئولتۇرمىغىن، ئۇلار بىلەن بىللە ئولتۇرماسلىقنى شەيتان ساڭا ئۇنتۇلدۇرغان بولسا ئېسىڭگە كەلگەندىن كېيىن، زالىم قەۋم بىلەن بىللە ئولتۇرمىغىن﴾[1].

1528/1 ـ وعنْ أبي الدَّرْداءِ رضي اللَّه عَنْهُ عنِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «منْ ردَّ عَنْ عِرْضِ أخيهِ، ردَّ اللَّه عنْ وجْهِهِ النَّارَ يومَ القِيَامَةِ» رواه الترمذي وقالَ: حديثٌ حسنٌ.

**1528/1** ـ ئەبۇدەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئۆز بۇرادىرىنىڭ ئابرۇيىنى قوغداپ قالسا، الله قىيامەت كۈنى ئۇ كىشىنى دوزاختىن قوغداپ قالىدۇ». [تىرمىزىدىن]

1529/2 ـ وعنْ عِتْبَانَ بنِ مالِكٍ رضي اللَّهُ عنْهُ في حديثِهِ الطَّويلِ المشْهورِ الَّذي تقدَّم في باب الرَّجاءِ قَالَ: قامَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُصلِّي فَقال: «أيْنَ مالِكُ بنُ الدُّخْشُمِ؟» فَقَال رجل: ذلكَ مُنافِقٌ لا يُحِبُّ اللَّه و لارسُولَهُ، فَقَال النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تقُلْ ذلكَ، ألا تَراه قد قَال: لا إلهَ إلاَّ اللَّه يُريدُ بذلك وجْه اللَّه، وإن اللَّه قدْ حَرَّمَ على النَّارِ منْ قال: لا إله إلاَّ اللَّه يبْتَغِي بِذلكَ وجْهَ اللَّه» متفقٌ عليه.

«وعِتبانُ» بكسر العين على المشهور، وحُكِيَ ضمُّها، وبعدها تاء مثناةٌ مِنْ فوق، ثُمَّ باء موحدةٌ. و «الدُّخْشُمُ» بضم الدال وإسكان الخاءِ وضمِّ الشين المعجمتين.

**1529/12** ـ ئىتبان ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ "ئۈمىد قىلىش باب" دا ئۆتۈپ ھەدىسىنىڭ داۋامىدا مۇنداق بايان قىلىنغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناماز ئوقۇماقچى بولۇپ ئورنىدىن تۇرۇپ: «مالىك ئىبنى دۇخشۇم قېنى؟» دېدى. بىر ئادەم: ئۇ الله ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنى ياخشى كۆرمەيدىغان بىر مۇنافىق، دېدى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداق دېمە، سەن ئۇنىڭ الله نىڭ رازىلىقىنى ئىزدەپ "لائىلاھە ئىللەللاھ" دېگەنلىكىنى كۆرمىدىڭمۇ؟ الله تائالا ھەقىقەتەن ئۆزىنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن "لائىلاھە ئىللەللاھ" دېگەن كىشىگە دوزاخ ئوتىنى ھارام قىلدى» دېدى. [تىرمىزىدىن]

1530/3 ـ وعَنْ كعْبِ بنِ مالكٍ رضي اللَّه عَنْهُ في حديثِهِ الطَّويلِ في قصَّةِ توْبَتِهِ وقد سبقَ في باب التَّوْبةِ. قال: قال النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وهُو جَالِسٌ في القَوْمِ بِتبُوكَ: «ما فعل كَعْبُ بنُ مالك؟» فقالَ رجُلٌ مِنْ بَني سلِمَةَ: يا رسُولَ اللَّه حبسهُ بُرْداهُ، والنَّظَرُ في عِطْفَيْهِ. فقَال لَهُ معاذُ بنُ جبلٍ رضي اللَّه عنْه: بِئس ما قُلْتَ، واللَّهِ يا رسُولَ اللَّهِ ما عَلِمْنا علَيْهِ إلاَّ خيْراً، فَسكَتَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. متفق عليه.

**1530/3** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى كەئىب ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەبۇكقا بارغاندىن كېيىن دەم ئېلىش ئۈچۈن ئولتۇرغىنىدا: كەئىب مالىكقا نېمە بولدى؟ دەپ سوراپتۇ. بەنى سەلەمە جەمەتىدىن بولغان بىر كىشى ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! كەئبنى ئۆزىنىڭ تونىنى كىيىپ ئىككى يانغا بېقىشلىرى (ئۆزىدىن پەخىرلىنىپ) ئۇنى ئۇرۇشقا كەلگىلى قويمىغاندۇ،

[1] سۈرە ئەنئام 68 ـ ئايەت.

دەپتۇ. مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: بۇرادەر، سەن يامان سۆز قىلدىڭ، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىز كەئبتە ياخشىلىقتىن باشقىنى بىلمەيمىز، دەپتۇ. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام گەپ قىلماپتۇ. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 256 ـ باب

### دۇرۇس بولىدىغان غەيۋەتلەر توغرىسىدا

بىلگىنكى غەيۋەت بىلەن يەتكىلى بولىدىغان توغرا رەۋىشتىكى دىنىي غەرەز ئۈچۈن غەيۋەتنىڭ دۇرۇس بولۇشى ئالتە تۈرلۈك سەۋەب بىلەن بولىدۇ:

1 ـ يەتكەن زۇلۇمنى شىكايەت قىلىش، سۇلتان ياكى قازىنىڭ ئالدىغا بېرىپ شۇ ئىشنى توغرا بىر تەرەپ قىلىپ بېرىش ئۈچۈن پالانچى ماڭا مۇنداق، مۇنداق زۇلۇم قىلدى دېسە بولىدۇ.

2 ـ ناچار ئىشلارنى ئۆزگەرتىشكە ياردەم بېرىش، گۇناھكارلارنى توغرا يولغا قايتۇرۇش ئۈچۈن قولىدىن كېلىدىغان كىشىگە مۇنداق يامان ئىشلار بولۇۋاتىدۇ، پالانى مۇنداق گۇناھ ئۆتكۈزۈۋاتىدۇ، بۇنى توسقىن دېيىش.

3 ـ پەتىۋا سوراش ئۈچۈن، پەتىۋا بەرگۈچىگە ئائىلەمدىكىلەر ماڭا ناھەقچىلىق قىلىۋاتىدۇ، ياكى پالانچى مۇنداق زۇلۇم قىلىۋاتىدۇ. ئۇ مۇشۇنداق قىلسا بولامدۇ؟ قانداق قىلغاندا بۇ زۇلۇمدىن قۇتۇلىمەن؟ ھەم ئۆزەمنىڭ ھەققىگە ئېرىشەلەيمەن؟ دەپ چىقىش يولى سورىسا بۇ دۇرۇس، ئەڭ ياخشىسى سوئال سورىغاندا ئەينەن ئىسمىنى ئاتىماي، پالانى مۇنداق بولۇپتىكەن دېيىش.

4 ـ مۇسۇلمانلارنى يامانلىقتىن ئاگاھلاندۇرۇش، ئۇلارغا سەمىمىي بولۇش يۈزىسىدىن غەيۋەت قىلىش، بەزى بىر ھەدىس رىۋايەت قىلغۇچىلارنىڭ خاتالىقنى ئۇقتۇرۇپ قويۇش، گۇۋاھچىلارنىڭ ناچارلىقىنى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئاگاھلاندۇرۇشقا تېگىشلىك بارلىق ئىشلاردىن ئېھتىيات قىلىشقا ئاگاھلاندۇرۇپ قويۇش بەلكى ۋاجىبتۇر.

5 ـ پاسىق ياكى بىدئەتخورلۇق بىلەن ئاشكارا بولغان ئادەمنىڭ يامان قىلمىشلىرىنى تىلغا ئېلىش.

6 ـ تونۇشتۇرۇش، ئەگەر بىر ئادەم توكا، گاچا، قارىغۇ، ئالغاي دېگەندەك لەقەملەر بىلەن تونۇشلۇق بولسا ئۇ ئادەمنى تونۇشتۇرۇش ئۈچۈن لەقەملىرى بىلەن ئاتاش. لېكىن ئۇ ئادەمنى كەمسىتىش يۈزىسىدىن ئىشلىتىلسە ھارامدۇر.

1531/1 ـ عَنْ عَائِشَةَ رضي اللَّه عَنْهَا أن رَجُلاً استأْذَنَ عَلى النبي صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقَالَ: «ائذَنُوا لهُ، بئس أخو العشِيرَةِ؟» متفقٌ عليه. احْتَجَّ بِهِ البخاري في جَوازِ غيبةِ أهلِ الفسادِ وأهلِ الرِّيبِ.

1531/1 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كىرىشكە رۇخسەت سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قەبىلىسىنىڭ ئەسكى بۇرادىرىگە رۇخسەت قىلىڭلار» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1532/2 ـ وعنْهَا قَالَتْ: قَالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَا أَظُن فُلاناً وفُلاناً يعرِفَانِ مِنْ دِيننا شَيْئاً» رواه البخاريُّ. قال الليثُ بنُ سعْدٍ أحدُ رُواةِ هذا الحَديثِ: هذَانِ الرَّجُلانِ كَانَا مِنَ الْمُنَافِقِينَ.

**1532/2** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنهادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن پالانچى، پالانچىلارنى بىزنىڭ دىنىمىزدىن بىرەر نەرسىنى بىلىدۇ، دەپ قارىمايمەن» رىۋايەت قىلغۇچىلارنىڭ بىرى بولغان لەيس ئىبنى سەئد: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تىلغا ئالغان بۇ ئىككىسى مۇناپىقلاردىن ئىدى، دېدى. [بۇخارىدىن]

1533/3 ـ وعنْ فَاطِمةَ بنْتِ قَيْسٍ رضي اللَّه عَنْها قَالَتْ: أَتيْتُ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فقلت: إنَّ أبا الجَهْمِ ومُعاوِيةَ خَطباني؟ فقال رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَمَّا مُعَاوِيةُ، فَصُعْلُوكٌ لا مالَ له، وأَمَّا أبو الجَهْمِ فلا يضَعُ العَصا عنْ عاتِقِهِ» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ لمسلمٍ: «وأَمَّا أَبُو الجَهْمِ فضَرَّابٌ للنِّساءِ» وهو تفسير لرواية: «لا يَضَعُ العَصا عَنْ عاتِقِهِ» وقيل: معناه: كثيرُ الأسفارِ.

**1533/3** ـ فاتىمە بىنتى قەيس رەزىيەللاھۇ ئەنهادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئەبۇجەھمى بىلەن مۇئاۋىيە ماڭا توي تەلىپى قويىدى (قانداق قىلسام بولار؟) دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۇئاۋىيە نامرات، مېلى يوق ئادەم، ئەبۇجەھمى يەلكىسىدىن ھاسىسى چۈشمەيدىغان ئادەم» دېدى. دېيىلدىكى: ئۇنىڭ مەنىسى ئۇ كۆپ سەپەر قىلىدىغان ئادەمدۇر.

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئەبۇجەھمى ئاياللىرنى بەك ئۇرىدىغان كىشى ـ دېيىلگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1534/4 ـ وعن زيْد بنِ أَرْقَمَ رضي اللَّه عنهُ قال: خَرجْنَا مع رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في سفَرٍ أَصاب النَّاس فيهِ شِدةٌ، فقال عبدُ اللَّه بنُ أَبي لأَصحابه: لا تُنْفِقُوا على منْ عِنْد رسُولِ اللَّه حتى ينْفَضُّوا وقال: لَئِنْ رجعْنَا إِلى المدِينَةِ ليُخرِجنَّ الأَعزُّ مِنْها الأَذَلَّ، فَأَتَيْتُ رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَأَخْبرْتُهُ بِذلكَ، فأَرسلَ إِلى عبد اللَّه بن أبي فَاجْتَهَد يمِينَهُ: ما فَعَل، فقالوا: كَذَبَ زيدٌ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فوقَع في نَفْسِي مِمَّا

قالوهُ شِدَّةٌ حتى أَنْزَلَ اللَّه تعالى تَصْدِيقي: ﴿إِذَا جَاءَكَ الْمُنَافِقُونَ﴾ ثم دعاهم النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، لِيَسْتَغْفِرَ لهم فلَوَّوْا رُؤُوسَهُمْ. متفقٌ عليه.

**1534/4** ـ زەيد ئىبنى ئەرقەم رەزىيەللاھۇ ئەنهۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە سەپەرگە چىققان ئىدۇق، كىشىلەرگە سەپەردە قاتتىقچىلىق يەتتى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدىكى كىشىلەرگە ھېچ نەرسە بەرمەڭلار، ھەتتا ئۇلار تاراپ كەتسۇن، دېدى ۋە يەنە: ئەگەر بىز مەدىنىگە قايتىپ بارىدىغان بولساق ئەزىزلەر خارلارنى مەدىنىدىن چىقىرىۋېتىدۇ، دېدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىپ بۇ ئەھۋالنى ئېيتتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەيگە ئادەم ئەۋەتتى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي: مەن بۇنداق قىلمىدىم، دەپ قەسەم ئىچىپ تۇرىۋالدى. ساھابىلار: زەيد پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يالغان ئېيتىپتۇ، دېدى. ئۇلارنىڭ بۇ سۆزى ماڭا قاتتىق ھار كەلدى. ھەتتا الله مېنىڭ راستچىللىقىم توغرۇلۇق «مۇناپىقلار سېنىڭ ئالدىڭغا كەلگەن چاغدا» دېگەن ئايەتنى چۈشۈردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام

مۇناپىقلارنى تەۋبە قىلىش ئۈچۈن چاقىردى. ئۇلار تەۋبە قىلىشتىن باش تارتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1535/5 ـ وعنْ عائشةَ رضي اللّه عنها قالتْ: قالت هِنْدُ امْرأةُ أبي سُفْيانَ للنبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: إنَّ أبا سُفيانَ رجُلٌ شَحِيحٌ ولَيْس يُعْطِيني ما يَكْفِيني وولَدِي إلاّ ما أخَذْتُ مِنه، وهَو لا يعْلَمُ؟ قال: «خُذِي ما يكْفِيكِ وولَدَكِ بالمعْرُوفِ» متفقٌ عليه.

**1535/5** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەبۇسۇفياننىڭ ئايالى ھىندى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىپ: ئەبۇسۇفيان بېخىل ئادەم، مەن ئۇنىڭغا بىلدۈرمەي ئېلىۋالغان نەرسىدىن باشقا ماڭا ۋە بالامغا كۇپايە قىلغۇدەك نەرسە بەرمەيدۇ، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىز ئاشۇرۇۋەتمەستىن ئۆزىڭىزگە ۋە بالىڭىزغا كۇپايە قىلغۇدەك ھالدا ئېلىڭ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 257 ـ باب

## چېقىمچىلىقنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

الأول: التظلم، فيجوز للمظلوم أن يتظلم إلى السلطان والقاضي وغيرهما ممن له ولاية، أو قدرة على إنصافه من ظالمه، فيقول: ظلمني فلان بكذا.

الثاني: الاستعانة على تغيير المنكر، ورد العاصي إلى الصواب، فيقول لمن يرجو قدرته على إزالة المنكر: فلان يعمل كذا، فازجره عنه ونحو ذلك ويكون مقصوده التوصل إلى إزالة المنكر، فإن لم يقصد ذلك كان حراماً.

الثالث: الإستفتاء، فيقول للمفتي: ظلمني أبي، أو أخي، أو زوجي، أو فلان بكذا، فهل له ذلك؟ وما طريقي في الخلاص منه، وتحصيل حقي، ودفع الظلم؟ ونحو ذلك، فهذا جائز للحاجة، ولكن الأحوط والأفضل أن يقول: ما تقول في رجل أو شخص، أو زوج، كان من أمره كذا، فإنه يحصل به الغرض من غير تعيين ومع ذلك، فالتعيين جائز كما سنذكره في حديث هند إن شاء الله تعالى.

الرابع: تحذير المسلمين من الشر ونصيحتهم، وذلك من وجوه:

منها: جرح المجروحين من الرواة والشهود، وذلك جائز بإجماع المسلمين، بل واجب للحاجة.

ومنها: المشاورة في مصاهرة إنسان، أو مشاركته، أو إيداعه، أو معاملته، أوغير ذلك، أو مجاورته، ويجب على المشاوَر أن لا يخفي حاله، بل يذكر المساوىء التي فيه بنية النصيحة.

ومنها: إذا رأى متفقهاً يتردد إلى مبتدع، أو فاسق يأخذ عنه العلم، وخاف أن يتضرر المتفقه بذلك، فعليه نصيحته ببيان حاله، بشرط أن يقصد النصيحة، وهذا مما يغلط فيه. وقد يحمل المتكلم بذلك الحسد، ويلبس الشيطان عليه ذلك، ويخيل إليه أنه نصيحة فليتفطن لذلك.

ومنها: أن يكون له ولاية لايقوم بها على وجهها، إما بأن لايكون صالحاً لها، وإما بأن يكون فاسقاً، أو مغفلاً، ونحو ذلك فيجب ذكر ذلك لمن له عليه ولاية عامة ليزيله، ويولي من يصلح، أو يعلم ذلك منه ليعامله بمقتضى حاله، ولا يغتر به، وأن يسعى في أن يحثه على الاستقامة أو يستبدل به.

الخامس: أن يكون مجاهراً بفسقه أو بدعته كالمجاهر بشرب الخمر، ومصادرة الناس، وأخذ المكس؛ وجباية الأموال ظلماً وتولي الأمور الباطلة، فيجوز ذكره بما يجاهر به؛ ويحرم ذكره بغيره من العيوب، إلا أن يكون لجوازه سبب آخر مما ذكرناه.

السادس: التعريف، فإذا كان الإنسان معروفاً بلقب، كالأعمش، والأعرج، والأصم، والأعمى، والأحول، وغيرهم جاز تعريفهم بذلك، ويحرم إطلاقه على جهة التنقص، ولو أمكن تعريفهم بغير ذلك كان أولى.

فهذه ستة أسباب ذكرها العلماء وأكثرها مجمع عليه، ودلائلها من الأحاديث الصحيحة مشهورة.

فمن ذلك:

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿هَمَّازٍ مَشَّاءٍ بِنَمِيمٍ﴾ ﴿غەيۋەتخور، سۆزخەنچىگە ئىتائەت قىلمىغىن﴾[1] ﴿مَا يَلْفِظُ مِنْ قَوْلٍ إِلاَّ لَدَيْهِ رَقِيبٌ عَتِيدٌ﴾ ﴿ئۇ قانداق بىر سۆزنى قىلمىسۇن، ئۇنىڭ ئالدىدا هامان پەرىشتە هازىر بولۇپ كۈزىتىپ تۇرىدۇ﴾[2].

**1536/1** ـ وعَنْ حذَيْفَةَ رضي اللَّه عنهُ قالَ: قال رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يَدْخُلُ الجنةَ نَمَّامٌ» متفقٌ عليه.

**1536/1** ـ هۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «چېقىمچى جەننەتكە كىرمەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1537/2 ـ وعَنْ ابن عَباسٍ رضي اللَّه عَنْهُمَا أنَّ رَسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: مرَّ بِقَبريْنِ فقال: «إنَّهُمَا يُعَذَّبان، ومَا يُعَذَّبَانِ في كَبيرٍ، بَلَى إنَّهُ كَبيرٌ: أمَّا أحَدُهمَا، فكَانَ يمشي بالنَّمِيمَةِ، وأمَّا الآخرُ فكَانَ لا يسْتَتِرُ مِنْ بولِه». متفقٌ عليه، وهذا لفظ إحدى روايات البخاري.

**1537/2** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىككى قەبرىنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ مۇنداق دېدى: «بۇ ئىككىسى ئازابلىنىۋېتىپتۇ. ئۇ ئازاب چوڭ گۇناھ سەۋەبىدىن ئەمەس، ياق، بەلكى ئۇ چوڭ گۇناھتۇر. ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرى چېقىمچىلىق قىلاتتى. يەنە بىرى بولسا سۈيدۈكنىڭ چاچراپ كېتىشىدىن ساقلانمايتتى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1538/3 ـ وعن ابن مسْعُودٍ رضي اللَّه عنْهُ أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «ألا أُنَبِّئكُم ما العَضْهُ؟ هي النَّميمةُ، القَالَةُ بيْنَ النَّاسِ» رواه مسلم.

---

[1] سۈرە قەلەم 11 ـ ئايەت.
[2] سۈرە قاف 18 ـ ئايەت.

«العَضْهُ»: بفَتْح العين المُهْمَلَةِ، وإسْكان الضَّادِ المُعْجَمَةِ، وبالهاءِ على وزنِ الوجهِ، ورُوي: «العِضَةُ» بِكسْرِ العَيْنِ و فَتْح الضَّادِ المُعْجَمَةِ عَلى وَزْنِ العِدَةِ، وهِي: الكذِبُ والبُهتانُ، وعَلى الرِّواية الأولى: العَضْهُ مصدرٌ، يقال: عَضَهَهُ عَضْهاً، أي: رماهُ بالعَضْهِ.

**1538/3** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن سىلەرگە بوھتاننىڭ نىمىلىكىنى ئېيتىپ بەرمەيمۇ؟ ئۇ بولسىمۇ چېقىمچىلىقتۇر، كىشىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدا گەپ توشۇشتۇر». [مۇسلىمدىن]

## 258 ـ باب

## گەپ توشۇش ۋە بۇزغۇنچىلىقتىن قورقۇشتەك زۆرۈرىيەت بولمىغاندا كىشىلەرنىڭ سۆزلىرىنى باشلىقلارغا يەتكۈزۈشتىن چەكلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَلا تَعَاوَنُوا عَلَى الْأِثْمِ وَالْعُدْوَانِ﴾ ﴿گۇناھقا ۋە زۇلۇمغا ياردەملەشمەڭلار﴾[1].

1539/1 ـ وعن ابن مَسْعُودٍ رضي اللَّه عنهُ قالَ: قالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يُبَلِّغْني أَحدٌ من أصْحابي عنْ أَحَدٍ شَيْئاً، فَإِنِّي أُحِبُّ أَنْ أَخْرُجَ إِلَيْكُمْ وأنا سليمُ الصَّدْرِ» رواه أبو داود والترمذي.

**1539/1** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ماڭا ساھابىلىرىمدىن ھېچكىم، ھېچكىمنىڭ سۆزىنى يەتكۈزمىسۇن. چۈنكى مەن سىلەرنىڭ ئالدىڭلارغا كۆڭلۈم غەش ھالدا چىقىشتىن كۆڭلۈم خاتىرجەم ھالەتتە چىقىشنى ياخشى كۆرىمەن». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 259 ـ باب

## ئىككى يۈزلىمچىنى سۆكۈش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَلا تَعَاوَنُوا عَلَى الْأِثْمِ وَالْعُدْوَانِ﴾ ﴿ئۇلار (خىيانەتلىرىنى) ئىنسانلاردىن (خىجىل بولۇپ) يوشۇرىدۇ، الله دىن (خىجىل بولۇپ) يوشۇرمايدۇ، ئۇلار الله رازى بولمايدىغان سۆزنى پىلانلىغان چاغدا الله ئۇلار بىلەن بىللە ئىدى، ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى الله تامامەن بىلگۈچىدۇر﴾[2].

1540/1 ـ وعن أبي هُريرةَ رضي اللَّه عَنْهُ قالَ: قالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «تَجدُونَ النَّاسَ معادِنَ: خيارُهُم في الجاهِليَّةِ خيارُهُم في الإِسْلامِ إذا فَقُهُوا، وتجِدُونَ خِيارَ النَّاسِ في هذا الشَّأْنِ أشدَّهُمْ لهُ كَراهِيةً، وتَجدُونَ شَرَّ النَّاسِ ذا الوجْهيْنِ، الذي يأتي هؤلاءِ بوجْهٍ وَهؤلاءِ بِوَجْهٍ» متفقٌ عليه.

---

[1] سۈرە مائىدە 2 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە نىسا 108 ـ ئايەت.

**1540/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر كىشىلەرنىڭ بىر كانغا ئوخشاش ئىكەنلىكىنى بايقايسىلەر، ئۇلارنىڭ جاھىلىيەتتە ياخشى بولغانلىرى دىندا ئالىم بولسىلا ئىسلامىيەتتىمۇ ياخشىدۇر. كىشىلەرنىڭ ئەڭ ياخشىلىرىنىڭ، ھاكىمىيەت ئىشلىرىغا ئۆزلىرىنىڭ سايلىنىپ قېلىشىنى شۇنچە ياقتۇرمايدىغانلىقىنى كۆرىسىلەر، كىشىلەرنىڭ ئەڭ ئەسكىسىنىڭ ئىككى يۈزلىمچى بولۇپ، ئاۋۇلارغا بىر خىل، ماۋۇلارغا بىر خىل كېلىدىغانلىقىنى كۆرىسىلەر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1541/2 ـ وعنْ محمدِ بن زَيْدٍ أنَّ نَاسًا قَالُوا لجَدِّهِ عبدِ اللَّه بنِ عُمْرو رضي اللَّه عنْهما: إنَّا نَدْخُلُ عَلَى سَلاطِينِنا فنقولُ لَهُمْ بخلافِ ما نتكلَّمُ إذَا خَرَجْنَا مِنْ عِندِهِمْ قال: كُنَّا نعُدُّ هذا نِفَاقاً عَلى عَهْدِ رسولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. رواه البخاري.

**1541/2** ـ مۇھەممەد ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، كىشىلەر ئۇنىڭ بوۋىسى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەرگە: بىز ئەمەلدارلىرىمىزنىڭ ئالدىغا كىرگەندە ياخشى گەپلەرنى قىلىپ قويۇپ، ئۇنىڭ يېنىدىن چىقىپلا ئۇنىڭ قارشىسىدىكى گەپلەرنى قىلىمىز، دېگەندە، بوۋام ئابدۇللاھ: بىز بۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا مۇناپىقلىق دەپ سانايتتۇق، دېدى. [بۇخارىدىن]

## 260 ـ باب

## يالغانچىلىقنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَلا تَقْفُ مَا لَيْسَ لَكَ بِهِ عِلْمٌ﴾ ﴿بىلمەيدىغان نەرسەڭگە ئەگەشمە، (يەنى بىلمىگەننى بىلدىم، كۆرمىگەننى كۆردۈم، ئاڭلىمىغاننى ئاڭلىدىم دېمە)﴾[1] ﴿مَا يَلْفِظُ مِنْ قَوْلٍ إِلاَّ لَدَيْهِ رَقِيبٌ عَتِيدٌ﴾ ﴿ئۇ قانداق بىر سۆزنى قىلمىسۇن، ئۇنىڭ ئالدىدا ھامان پەرىشتە ھازىر بولۇپ كۆزىتىپ تۇرىدۇ﴾[2].

1542/1 ـ وعنْ ابنِ مسعود رضي اللَّه عنْهُ قال: قالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ الصِّدْقَ يهْدِي إلى الْبِرِّ وَإنَّ البرَّ يهْدِي إلى الجنَّةِ، وإنَّ الرَّجُل ليَصْدُقُ حتَّى يُكتَبَ عِنْدَ اللَّهِ صِدِّيقاً، وإنَّ الْكَذِبَ يَهْدِي إلى الفُجُورِ وإنَّ الفُجُورَ يهْدِي إلى النارِ، وإن الرجلَ ليكذبَ حَتى يُكْتبَ عنْدَ اللَّهِ كَذَّاباً» متفقٌ عليه.

**1542/1** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «راستچىللىق ياخشىلىققا، ياخشىلىق جەننەتكە باشلايدۇ. بىر ئادەم راست سۆزلەشنى ئادەت قىلسا، ھەتتا ئۇ الله نىڭ نەزىرىدە راستچىل دەپ يېزىلىدۇ. يالغانچىلىق گۇناھقا، گۇناھ دوزاخقا باشلايدۇ. ئىنسان يالغان سۆزلەۋەرسە ھەتتا ئۇ الله نىڭ نەزىدە يالغانچى دەپ يېزىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

---

[1] ئىسرا 36 ـ ئايەت.

[2] سۈرە قاف 18 ـ ئايەت.

1543/2 ـ وعن عبدِ اللَّهِ بنِ عَمْرو بنِ العاص رضي اللَّه عنْهُما، أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «أَرْبعٌ منْ كُنَّ فِيهِ، كان مُنافِقاً خالِصاً، ومنْ كَانتْ فيهِ خَصْلَةٌ مِنْهُنَّ، كَانتْ فِيهِ خَصْلَةٌ مِنْ نِفاقٍ حتَّى يَدعَهَا: إذا اؤْتُمِنَ خَانَ، وَإذا حدَّثَ كَذَبَ، وإذا عاهَدَ غَدَرَ، وإذا خَاصمَ فجَرَ» متفقٌ عليه.

وقد سبقَ بيانه مع حديثِ أبي هُرَيْرَةَ بنحوهِ في» باب الوفاءِ بالعهد».

**1543/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمدىكى بۇ تۆت خىل سۈپەت تېپىلسا ئۇ ھەقىقىي مۇناپىقتۇر. كىمدىكى شۇ سۈپەتلەرنىڭ بىرەرى بولسا تا ئۇنى تاشلىمىغىچە ئۇ كىشىدە مۇناپىقلىقنىڭ بىر خىسلىتى بولغان بولىدۇ: ❶ ئامانەتكە خىيانەت قىلىدۇ. ❷ سۆزلىسە يالغان سۆزلەيدۇ. ❸ ۋەدىگە ۋاپا قىلمايدۇ. ❹ مۇنازىرىلەشكەندە ئاغزىنى بۇزۇپ تىللايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1544/3 ـ وعن ابن عباسٍ رضي اللَّه عنْهُما عن النبيِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قالَ: «مَنْ تَحَلَّمَ بِحُلْمٍ لمْ يرَهُ، كُلِّفَ أَنْ يَعْقِدَ بيْن شَعِيرتيْنِ، ولَنْ يفْعَلَ، ومنِ اسْتَمعَ إلى حديثِ قَوْمٍ وهُمْ لهُ كارِهُونَ، صُبَّ في أُذُنَيْهِ الآنُكُ يَوْمَ القِيامَةِ، ومَنْ صورَّ صُورةً، عُذِّبَ وَكُلِّفَ أنْ ينفُخَ فيها الرُّوحَ وَلَيْس بِنافخٍ» رواه البخاري.

**1544/3** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى كۆرمىگەن چۈشنى كۆردۈم دېسە قىيامەتتە ئۇنى ئىككى دان ئارپىنى بىر ـ بىرىگە چېگىشكە بۇيرۇلىدۇ، ئۇ ھەرگىز چېگەلمەيدۇ. كىمكى باشقىلارنىڭ ئاڭلاپ قېلىشىنى ياقتۇرمايدىغان بىرىنىڭ سۆزىنى ئوغرىلىقچە ئاڭلىسا، قىيامەتتە ئۇنىڭ قۇلىقىغا قوغۇشۇن ئېرىتىپ قۇيۇلىدۇ. كىمكى سۈرەت سىزسا ئازاب قىلىنىدۇ ۋە شۇ سۈرەتكە جان كىرگۈزۈشكە مەجبۇرلىنىدۇ، ۋەھالەنكى ئۇ جان كىرگۈزەلمەيدۇ». [بۇخارىدىن]

1545/4 ـ وعن ابنِ عُمرَ رضي اللَّه عنْهُما قالَ: قال النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَفْرَى الفِرَى أنْ يُرِيَ الرجُلُ عيْنَيْهِ ما لَمْ تَرَيا». رواهُ البخاري. ومعناه: يقولُ: رأيتُ فيما لم يره.

**1545/4** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەڭ چوڭ بوھتان، كۆز كۆرمىگەننى كۆردۈم دېيىشتۇر». [بۇخارىدىن]

1546/5 ـ وعن سَمُرَةَ بنِ جُنْدُبٍ رضي اللَّه عَنْهُ قالَ: كانَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِما يُكْثِرُ أنْ يقولَ لأصحابهِ: «هَلْ رَأى أحدٌ منكُمْ مِن رؤيا؟» فيقُصُّ عليهِ منْ شَاءَ اللَّه أَنْ يقُصَّ. وَإنَّهُ قال لنا ذات غَدَاةٍ: «إنَّهُ أتَاني اللَّيْلَةَ آتيانِ، وإنَّهما قالا لي: انطَلِقْ، وإنِّي انْطلَقْتُ معهُما، وإنَّا أتَيْنَا عَلى رجُلٍ مُضْطَجعٌ، وإِذَا آَخَرُ قَائِمٌ عَلَيْهِ بِصَخْرَةٍ، وإذَا هُوَ يَهْوِي بالصَّخْرَةِ لِرَأْسِهِ، فَيثْلَغُ رَأْسهُ، فَيَتَدَهْدهُ الحَجَرُ هَاهُنَا. فيتبعُ الحَجَرَ فيأْخُذُهُ، فلا يَرجِعُ إلَيْه حَتَّى يَصِحَّ رَأْسُهُ كما كان، ثُمَّ يَعُودُ عَلَيْهِ، فَيفعلُ بِهِ مِثْلَ ما فَعَلَ المَرَّةَ الأولى،» قال: قلتُ لهما: سُبْحانَ اللَّهِ، ما هذانِ؟ قالا لي: انْطَلِقْ انْطَلِقْ، فانْطَلَقْنا. فأَتيْنَا عَلى رَجُل مُسْتَلْقٍ لقَفَاه وَإذا آخَرُ قائمٌ عليهِ بكَلُّوبٍ مِنْ حَديدٍ، وإذا هُوَ يَأْتِى أَحَد شِقَّيْ وَجْهِهِ فيُشَرْشِرُ شِدْقَهُ إلى قَفاهُ، ومنْخِرهُ إلى قَفَاهُ، وَعينَهُ إلى قَفاهُ، ثُمَّ يتحوَّل إلى الجانبِ الآخرِ فَيَفْعَل بهِ مِثْل ما فعلَ بالجانب الأول، فَما يَفْرُغُ مِنْ ذلكَ الجانب

حتَّى يصِحَّ ذلكَ الجانِبُ كما كانَ، ثُمَّ يَعُودُ عليْهِ، فَيَفْعَل مِثْلَ ما فَعلَ في المَرَّةِ الأولى. قال: قلتُ: سُبْحَانَ اللَّه، ما هذان؟ قالا لي: انْطَلِقْ انْطَلِقْ، فَانْطَلَقْنَا. فَأَتَيْنا عَلى مِثْل التَّنُّورِ فَأَحْسِبُ أنهُ قال: فإذا فيهِ لَغَطٌ، وأصْواتٌ، فَاطَّلَعْنا فيهِ فَإِذَا فِيهِ رجالٌ ونِساء عُرَاةٌ، وإذا هُمْ يأتِيهمْ لَهَبٌ مِنْ أَسْفَلِ مِنْهُمْ، فإذا أتَاهُمْ ذلكَ اللَّهَبُ ضَوْضوا، قلتُ ما هؤلاءِ؟ قالا لي: انْطَلِقْ انْطَلِقْ،فَانْطَلَقْنَا. فَأَتيْنَا على نهرٍ حسِبْتُ أنهُ كانَ يقُولُ: «أَحْمرُ مِثْلُ الدَّمِ، وإذا في النَّهْرِ رَجُلٌ سابِحٌ يَسْبَحُ، وَإذا على شَطِّ النَّهْرِ رجُلٌ قَد جَمَعَ عِندَهُ حِجارةً كَثِيرَةً، وإذا ذلكَ السَّابِحُ يسبح ما يَسْبَحُ، ثُمَّ يَأْتِي ذلكَ الذي قَدْ جمَعَ عِنْدهُ الحِجارةَ، فَيَفْغَرُ لهَ فاهُ، فَيُلْقِمُهُ حجراً، فَيَنْطَلِقُ فَيَسْبَحُ، ثُمَّ يَرْجِعُ إليهِ، كُلَّمَا رجع إليْهِ، فغَر لهُ فاهُ، فَأَلْقمهُ حَجَراً، قلت لهما: ما هذانِ؟ قالا لي: انْطَلِقْ انطلِق، فانْطَلَقنا. فَأَتَيْنَا على رَجُلٍ كريه المَرْآةِ، أوْ كأكرهِ ما أنت رَاءٍ رجُلاً مَرْأى، فإذا هو عِندَه نارٌ يحُشُّها وَيسْعى حَوْلَهَا، قلتُ لهما: ما هذا؟ قالا لي: انْطَلِقْ انْطلِقْ، فَانْطَلَقنا. فَأَتَينا على روْضةٍ مُعْتَمَّةٍ فِيها مِنْ كلِّ نَوْرِ الرَّبيع، وإذا بيْنَ ظهْري الرَّوضَةِ رَجلٌ طويلٌ لا أكادُ أرى رأسَهُ طُولاً في السَّماءِ، وإذا حوْلَ الرجلِ منْ أكثر ولدان رَأَيْتُهُمْ قطُّ، قُلتُ: ما هذا؟ وما هؤلاءِ؟ قالا لي: انطَلقْ انْطَلِقْ فَانْطَلَقنا. فَأَتيْنَا إلى دَوْحةٍ عظِيمَة لَمْ أر دَوْحةً قطُّ أعظمَ مِنها، ولا أحْسنَ، قالا لي: ارْقَ فيها، فَارتَقينا فيها، إلى مدينةٍ مَبْنِيَّةٍ بِلَبِنِ ذَهبٍ ولبنِ فضَّةٍ، فأتَينَا باب المَدينة فَاسْتَفتَحْنَا، فَفُتحَ لَنا، فَدَخَلناهَا، فَتَلَقَّانَا رجالٌ شَطْرٌ مِن خَلْقِهِم كأحْسنِ ما أنت راءٍ، وشَطرٌ مِنهم كأَقْبح ما أنتَ راءٍ، قالا لهم: اذهبوا فقَعُوا في ذلك النَّهْرِ، وإذا هُوَ نَهرٌ معتَرِضٌ يجْرِي كأن ماءَهُ المحضُ في البياض، فذَهَبُوا فوقعُوا فيه، ثُمَّ رجعُوا إلينا قد ذَهَب ذلكَ السُّوءُ عَنهمْ، فَصارُوا في أحسن صُورةٍ. قال: قالا لي: هذه جَنَّةُ عدْن، وهذاك منزِلُكَ، فسمَا بصَرِي صُعداً، فإذا قصر مِثلُ الرَّبابة البيضاءِ. قالا لي: هذاك منزِلُكَ. قلتُ لهما: بارك اللَّه فيكُما، فَذراني فأدخُلَه. قالا: أما الآن فلا، وأنتَ داخلُهُ. قلت لهما: فَإِنِّي رأَيتُ مُنْذُ اللَّيلة عجباً؟ فما هذا الذي رأيت؟ قالا لي: إنَا سَنخبِرُك. أمَّا الرجلُ الأوَّلُ الذي أتَيت عَليه يُثلَغُ رأسُهُ بالحَجَرِ، فإنَّهُ الرَّجُلُ يأخُذُ القرْآنَ فيرفُضه، وينامُ عن الصَّلاةِ المكتُوبةِ. وأمَّا الرجل الذي أتَيتَ عَلَيْهِ يُشرْشرُ شِدْقُه إلى قَفاهُ، ومَنْخِرُه إلى قَفاهُ، وعَيْنهُ إلى قفاهُ، فإنه الرَّجُلُ يَغْدو مِنْ بَيْتِه فَيكذبُ الكذبةَ تبلُغُ الآفاقَ. وأمَّا الرِّجالُ والنِّساءُ العُراةُ الذين هُمْ في مِثل بِناءِ التَّنُّورِ، فإنَّهم الزُّناةُ والزَّواني. وأما الرجُلُ الَّذي أتَيْت عليْهِ يسْبَحُ في النَهْرِ، ويلْقمُ الحِجارة، فإنَّهُ آكِلُ الرِّبا. وأمَّا الرَّجُلُ الكَريهُ المَرآةِ الذي عندَ النَّارِ يَحُشُّها ويسْعى حَوْلَها فإنَّهُ مالِكُ خازنُ جَهنَّمَ. وأما الرَّجُلُ الطَّويلُ الَّذي في الرَّوْضةِ، فإنه إبراهيم صلى الله عليه وسلم، وأما الوِلدانُ الذينَ حوْله، فكلُّ مُوْلود ماتَ على الفِطْرَةِ» وفي رواية البَرْقَانِي: «وُلِد على الفِطْرَةِ». فقال بعض المسلمينَ: يا رسول اللَّه، وأولادُ المشركِينَ؟ فقال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «وأولادُ المشركينَ». وأما القوم الذين كانوا شطر منهم حسن وشطر منهم قبيح فإنهم قوم خلطوا عملاً صالحاً وآخر سيئاً تجاوز الله عنهم. رواه البخاري.

وفي رواية له: «رأيتُ اللَّيلَةَ رجُلَين أتَيانِي فأخْرجاني إلى أرْضٍ مُقدَّسةٍ» ثم ذكره. وقال: «فانطَلَقْنَا إلى نَقبٍ مثل التنُّورِ، أعْلاهُ ضَيِّقٌ وأسْفَلُهُ واسعٌ، يَتَوَقَّدُ تَحتهُ ناراً، فإذا ارتَفَعت ارْتَفَعُوا حَتى كادُوا أنْ يَخْرُجوا،

وإذا خَمَدت، رَجَعوا فيها، وفيها رجالٌ ونساء عراةٌ. وفيها: حتى أتَينَا على نَهرٍ من دَم، ولم يشك فيه رجُلٌ قائمٌ على وسط النَّهرِ، وعلى شطِّ النَّهر رجُلٌ، وبيْنَ يديهِ حجارةٌ، فأقبل الرَّجُلُ الذي في النَّهرِ، فَإِذا أراد أنْ يَخْرُجَ، رمَى الرَّجُلُ بِحجرٍ في فِيه، فردَّهُ حيْثُ كانَ، فجعلَ كُلَّمَا جاءَ ليخْرج جَعَلَ يَرْمِي في فيه بحجرٍ، فيرْجِعُ كما كانَ. وفيهَا: «فصعدا بي الشَّجَرَةَ، فَأَدْخلاني داراً لَمْ أر قَطُّ أحْسنَ منْهَا، فيها رجالٌ شُيُوخٌ وَشَبَاب». وفِيهَا: «الَّذي رأيْتهُ يُشَقّ شِدْقُهُ فكَذَّابٌ، يُحدِّثُ بالْكذبةِ فَتُحْملُ عنْهَ حتَّى تَبْلُغَ الآفاق، فيصْنَعُ بهِ ما رأيْتَ إلى يوْم الْقِيامةِ». وفيها: «الَّذي رأيْتهُ يُشْدَخُ رأسُهُ فرجُلٌ علَّمهُ اللَّه الْقُرآنَ، فنام عنهُ باللَّيْلِ، ولَمْ يعْملْ فيه بالنَّهَارِ، فيُفْعلُ به إلى يوم الْقِيامةِ». والدَّارُ الأولى التي دخَلْتَ دارُ عامَّةِ الْمُؤمنينَ، وأمَّا هذه الدَّارُ فدَارُ الشُّهَدَاءِ، وأنا جِبْريلُ، وهذا مِيكائيلُ، فارْفع رأسَك، فرفعتُ رأسي، فإذا فوقي مِثْلُ السَّحاب، قالا: ذاكَ منزِلُكَ، قلتُ: دَعاني أدْخُلْ منزلي، قالا: إنَّهُ بَقِي لَكَ عُمُرٌ لَم تَستكمِلْهُ، فلَوْ اسْتَكْملته، أتيت منْزِلَكَ» رواه البخاري.

قوله: «يَثْلَغ رَأْسهُ» هو بالثاءِ المثلثة والغينِ المعجمة، أي: يشدخُهُ ويَشُقُّه. قوله: «يَتَدهْده» أي: يتدحرجُ، و» الكَلُّوبُ» بفتح الكاف، وضم اللام المشددة، وهو معروف. قوله: «فيُشَرشِرُ» أي: يُقَطِّعُ. قوله: «ضوْضَوا» وهو بضادين معجمتين، أي صاحوا. قوله: «فيفْغَرُ» هو بالفاءِ والغين المعجمة، أي: يفتحُ. قوله: «المرآةِ» هو بفتح الميم، أي: المنْظَر. قوله: «يحُشُّها» هو بفتح الياء وضم الحاءِ المهملة والشين المعجمة، أي: يوقدها، قوله: «روْضَةٍ مُعْتَمَّةٍ» هو بضم الميم وإسكان العين وفتح التاء وتشديد الميم، أي: وافيةِ النَّبات طويلَته. قَوْلُهُ: «دوْحَةٌ» وهي بفتح الدال، وإسكان الواو وبالحاءِ المهملة: وهِي الشَّجرَةُ الْكبيرةُ، قولُهُ: «المَحْضُ» هو بفتح الميم وإسكان الحاءِ المهملة وبالضَّاد المعجمة: وهُوَ اللَّبَنُ. قولُهُ: «فَسَمَا بصرِي» أي: ارْتَفَعَ. » وَصُعُداً»: بضم الصاد والعين: أيْ: مُرْتَفِعاً. » وَالرَّبابةُ»: بفتح الراءِ وبالباءِ الموحدة مُكررة، وهي السَّحابة.

**1546/5** ـ سەمۇرە ئىبنى جۇندۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دائىم ساھابىلىرىدىن سىلەردىن چۈش كۆرگۈنىڭلار بارمۇ؟ دەپ سورايتتى. شۇنىڭ بىلەن الله خالىغان كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئۆز چۈشلىرىنى بايان قىلاتتى. بىر كۈنى ئەتىگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە مۇنداق دەپ بەردى: «بۈگۈن كېچە ئىككى پەرىشتە كېلىپ مېنى تۇرغۇزۇپ، ماڭا: يۈر، دېدى. مەن ئۇلار بىلەن يۈردۈم، بىز يېنىچە ياتقان بىر ئادەمنىڭ يېنىغا كەلدۇق. ئۇنىڭ ئۈستىدە بىر ئادەم تاشنى تۇتۇپ تۇراتتى ۋە تاشنى ئۇنىڭ كاللىسىغا تاشلاپ يەنچىيتتى. تاش ئۇنىڭ ئالدىغا دۇملاپ كېلەتتى. ئۇرغۇچى ئادەم تاشنى ئېلىپ، ئۇرۇلغۇچىنىڭ كاللىسى ساقىيىپ ئەسلىگە كەلگىچە كۈتۈپ تۇراتتى. ئۇنىڭ كاللىسى ئەسلىگە كەلگەندىن كېيىن يەنە ئاۋۋالقىدەكلا ئۇنىڭ كاللىسىنى تاش بىلەن يەنچىيتتى».

«مەن پەرىشتىلەردىن، سۇبھانەللا! بۇ ئىككىسى نېمە ئادەم؟ دەپ سورىسام پەرىشتىلەر: يۈر، يۈر، دېدى. بىز يۈرۈپ ئوڭدىسىغا ياتقان بىر ئادەمنىڭ يېنىغا كەلدۇق. بىر ئادەم ئۇنىڭ ئۈستىدە تۇرۇپ،

ياتقان ئادەمنىڭ يۈزىنىڭ بىر تەرىپىگە كېلىپ تۆمۈر ئىلمەك بىلەن ئۇنىڭ جاۋغىيىدىن، بۇرنىدىن ۋە كۆزىدىن بويىنغىچە تىلاتتى، ئاندىن يۈزىنىڭ ئىككىنچى تەرىپىنىمۇ شۇنداق قىلاتتى. بىر تەرىپىنى تىلىپ بولغىچە يەنە بىر تەرىپى ساقىيىپ ئەسلىگە كېلەتتى، ئەسلىگە كەلگەن تەرىپىنى يەنە ئاۋۋالقىدەك تىلاتتى. مەن سۇبهانەللا! بۇ ئىككىسى نېمە ئادەم؟ دەپ سورىسام، پەرىشتىلەر: يۈر، يۈر، دېدى. بىز يۈرۈپ تونۇرغا ئوخشايدىغان بىر نەرسىنىڭ يېنىغا كەلدۇق».

سەمۇرە ئىبنى جۇندۇبنىڭ ئىبسدە قىلىشچە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۇ نەرسىنىڭ ئىچىدىن قىيا ـ چىيا ئاڭلىنىپ تۇراتتى. ئىچىگە قارىساق، قىپ ـ يالىڭاچ ئەر ـ ئاياللار بار ئىكەن، ئۇلارنىڭ ئاستى تەرىپىدىن ئوتنىڭ يالقۇنى كېلىپ تۇرۇپتۇ. بۇ يالقۇن ئۇلارغا يېتىپ كەلگەندە، ئۇلار ۋارقىرىشىپ كېتەتتى. مەن: بۇلار كىملەر؟ دەپ سورىدىم. پەرىشتىلەر ماڭا: يۈر، يۈر، دېدى. بىز يۈرۈپ بىر ئۆستەڭگە يېتىپ كەلدۇق».

سەمۇرە ئىبنى جۇندەبنىڭ ئىبسدە قىلىشچە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۆستەڭ قاندەك قىزىل ئىدى. ئۆستەڭدە بىر ئادەم سۇ ئۈزۈپ يۈرەتتى. ئۆستەڭنىڭ قىرغىقىدا بىر ئادەم بولۇپ، ئۇ يېنىغا نۇرغۇن تاش توپلىۋالغان ئىدى. ھېلىقى ئۆستەڭدە سۇ ئۈزۈپ يۈرگەن ئادەم تاش توپلىۋالغان ئادەمنىڭ ئالدىغا كېلىپ ئاغزىنى ئاچاتتى، ئۇ ئۇنىڭ ئاغزىغا بىر تاش سېلىپ قوياتتى. ئۇ ئادەم بېرىپ ئۆستەڭدە يەنە سۇ ئۈزەتتى. ئاندىن قىرغاقتىكى ئادەمنىڭ ئالدىغا يەنە قايتىپ كېلەتتى. ھەر قايتىپ كەلگەندە ئاغزىنى ئاچاتتى. قىرغاقتىكى ئۇ ئۇنىڭ ئاغزىغا يەنە تاش سېلىپ قوياتتى. مەن: بۇلار كىملەر؟ دەپ سورىدىم. پەرىشتىلەر ماڭا يۈر، يۈر، دېدى. بىز يۈرۈپ ناھايىتى يىرگىنىشلىك بىر ئادەمنىڭ يېنىغا كەلدۇق. ئۇنىڭ يېنىدا بىر ئوت بولۇپ، ئۇ ئوتنى قوچۇيتتى ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدا ئايلىنىپ يۈرەتتى. مەن: بۇ كىم؟ دەپ سورىدۇم. پەرىشتىلەر ماڭا: يۈر، يۈر، دېدى. بىز يۈرۈپ خىلمۇ خىل گۈل ـ چېچەكلەر بىلەن تولغان بىر باغچىغا كەلدۇق، باغچىدا بوينىنىڭ ئېگىزلىكىدىن بېشىنى كۆرگىلى بولمايدىغان زەبەردەست بىر ئادەم تۇرۇپتۇ. ئۇنىڭ ئەتراپىدا نۇرغۇن باللار تۇرۇپتىكى، مەن ئۇنداق باللارنى زادى كۆرمىگەن ئىدىم. مەن بۇ كىم؟ ئۇلار كىملەر؟ دەپ سورىدىم. پەرىشتىلەر ماڭا: يۈر، يۈر، دېدى. بىز يۈرۈپ، شۇنداق چوڭ بىر باغقا يېتىپ كەلدۇق، بۇنداق چوڭ ۋە چىرايلىق باغنى زادى كۆرمىگەن ئىدىم. پەرىشتىلەر ماڭا: باغقا كىرگىن، دېدى. بىز ئالتۇن بىلەن كۈمۈش كېسەكتىن سېلىنغان بىر شەھەرگە يېتىپ باردۇق، شەھەرنىڭ دەرۋازىسىغا بېرىپ ئېچىپ بېرىشنى تەلەپ قىلدۇق. بىزگە شەھەرنىڭ دەرۋازىسى ئېچىپ بېرىلدى، شەھەرگە كىردۇق. بۇ يەردە بىزنى بەدەنلىرىنىڭ يېرىمى ئەڭ چىرايلىق، يېرىمى ئەڭ سەت بولغان كىشىلەر كۈتۈۋالدى.

پەرىشتىلەر ئۇلارغا: بېرىڭلار، ئاشۇ ئۆستەڭگە چۈشۈڭلار، دېدى. قارىساق، توغرىسىغا ئېقىۋاتقان بىر ئۆستەڭ تۇرۇپتۇ، ئۇنىڭ سۈيى ئاقلىقتا گويا سۈتتەك ئىدى. ئۇلار ئۆستەڭگە بېرىپ چۈشتى. ئاندىن كېيىن بىزنىڭ يېنىمىزغا قايتىپ كەلدى. ئۇلارنىڭ بەدىنىدىكى سەتلىك يوقىلىپ ئەڭ چىرايلىق شەكىلگە كىرگەن ئىدى. پەرىشتىلەر ماڭا: بۇ سېنىڭ مەنزىلگاھىڭ ”جەننەتۇلئەدنىدۇر“ دېدى. يۇقىرىغا قارىسام، ئاق بۇلۇتتەك بىر ساراي تۇرۇپتۇ. پەرىشتىلەر ماڭا: مانا بۇ سېنىڭ ئورنۇڭ، دېدى. مەن پەرىشتىلەرگە: سىلەرگە الله بەرىكەت ئاتا قىلسۇنكى، مېنىڭ كىرىشىمگە رۇخسەت بەرسەڭلار، دېدىم. پەرىشتىلەر: ھازىر كىرىشكە بولمايدۇ، ئۇنىڭغا كېلەچەكتە كىرىسەن، دېدى. مەن پەرىشتىلەرگە كېچىدىن بېرى ئاجايىپ ئەھۋاللارنى كۆردۈم، ئۇلارنى ماڭا دەپ بەرسەڭلار، دېدىم. پەرىشتىلەر ماڭا: ئۇلاردىن سېنى خەۋەردار

قىلىپ قويايلى، سەن دەسلەپتە كۆرگەن بېشى تاش بىلەن يەنچىلىۋاتقان ئادەم قۇرئاننى ئۆگىنىپ تاشلىۋەتكەن ۋە پەرز نامازنىڭ ۋاقتىدا ئۇخلايدىغان ئادەم. سەن كۆرگەن جاۋغىيى، بۇرۇن ۋە كۆزلىرىدىن تارتىپ بويىنىغىچە تىلىنىۋاتقان ئادەم ئەتىگەندە ئۆيدىن چىقىپلا سىرتتا يالغان ياۋىداقلارنى تارقىتىپ يۈرىدىغان ئادەم. تونۇرغا ئوخشاش ئوچاقتا تۇرغان ئەر ـ ئاياللار بولسا پاھىشىۋازلار. سەن كۆرگەن ئۆستەڭدە ئۈزىۋاتقان، ئاغزىغا تاش سېلىنىۋاتقان ئادەم بولسا جازانىخوردۇر. ئوتنىڭ يېنىدا تۇرۇپ ئۇنى قوچۇۋاتقان ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدا ئايلىنىپ تۇرغان ئادەم بولسا، دوزاخقا مەسئۇل پەرىشتىدۇر. باغدا تۇرغان ئېگىز بويلۇق ئادەم ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدۇر. ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى باللار ئىسلام تەبىئىتىدە ئۆلگەنلەردۇر، دېدى» يەنە بىر رىۋايەتتە: ئىسلام تەبىئىتى بىلەن تۇغۇلغانلاردۇر، دېيىلگەن.

سەمۇرە مۇنداق دەيدۇ: مۇسۇلمانلاردىن بىرى: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! مۇشرىكلارنىڭ باللىرىمۇ شۇلارنىڭ قاتارىغا كىرەمدۇ؟ دەپ سورىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۇشرىكلارنىڭ باللىرىمۇ شۇلارنىڭ قاتارىغا كىرىدۇ» دېدى.

«بەدەنلىرىنىڭ يېرىمى چىرايلىق، يېرىمى سەت كەلگەن كىشىلەر ياخشى ئىشلارغا يامان ئىشلارنى ئارىلاشتۇرۇپ قىلغانلاردۇر، اللە ئۇلارنىڭ گۇناھىنى كەچۈرىۋەتكەن»، دېدى. [بۇخارىدىن]

ئىمام بۇخارىنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە مۇنداق بايان قىلىنغان: «مەن بۈگۈن ئاخشام ئىككى ئادەمنى كۆردۈم. ئۇ ئىككىسى مېنى مۇقەددەس زېمىنگە ئېلىپ چىقتى. بىز تونۇرغا ئوخشاش ئۈستىنى تەرىپى تار، تۆۋەن تەرىپى كەڭ ئاستىدىن ئوت قالىنىدىغان بىر تۆشۈكنىڭ يېنىغا كەلدۇق. ئۇنىڭ ئوتى ھەر بىر ئۆرلىگەن ۋاقىتتا ئۇنىڭ ئىچىدىكىلەر شۇنداق ئۆرلەيدۇكى ھەتتا چىقىپ كەتكىلى تاسلا قالاتتى. ئوت ئۆچكەندە قايتىپ چۈشەتتى. ئۇنىڭ ئىچىدە قىپ ـ يالىڭاچ ئەر ـ ئاياللار بار ئىدى. بىز قاندىن بولغان بىر دەريا بويىغا كەلدۇق دەريانىڭ ئوتتۇرىسىدا بىر ئادەم بار ئىدى. دەريانىڭ قىرغىقىدا قولىدا تاش تۇتۇپ دەريادىكى ئادەمگە قاراپ تۇرغان يەنە بىر ئادەم بار بولۇپ دەريادىكى ئادەم دەريادىن چىقىپ بولسىلا ئۇ ئادەم ئۇنىڭ ئاغزىغا تاش ئېتىپ ئۇنىڭ بۇرۇنقى جايىغا قايتۇرۇپ قوياتتى. ئۇ ئادەم ھەر قېتىمدا شۇنداق قىلاتتى. ھېلىقى ئىككى ئادەم مېنى دەرەخكە ئېلىپ چىقىپ مېنى بىر قورۇغا ئېلىپ كىردى. مەن ئۇنىڭدىن چىرايلىقراق قورۇنى كۆرۈپ باقمىغان ئىدىم. بۇ يەردە قېرى ۋە ياش ئادەملەر بار ئىدى».

رىۋايەت قىلىنىشىچە: «سەن كۆرگەن جاۋغىيى تىلىنىغان ئۇ كىشى يالغانچى بولۇپ، ئۇنىڭ ئېيتقان يالغانلىرى زېمىننىڭ بۇلۇڭ پۇشقاقلىرىغىچە تارقايدۇ. ئۇ يالغانچىغا سەن كۆرگەن ئاشۇ ئازاب تاكى قىيامەت كۈنىگىچە داۋاملىشىدۇ. سەن كۆرگەن بېشى يەنچىلىۋاتقان ئادەم بولسا، اللە ئۇنىڭغا قۇرئاننى ئۆگەتكەن شۇنىڭ بىلەن ئۇ (كېچىسى قۇرئاننى ياكى نامازنى ئوقۇماي) ئۇخلىغان ۋە كۈندۈزى ئۇنىڭغا ئەمەل قىلمىغان كىشى بولۇپ، ئۇ تاكى قىيامەت كۈنىگىچە شۇنداق ئازابلىنىدۇ. سەن تۇنجى قېتىم كىرگەن قورۇ بولسا پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ قورۇسىدۇر. ئەمما بۇ قورۇ بولسا شېھىتلەرنىڭ قورۇسى، مەن بولسام جىبرىئىل، بۇ بولسا مىكائىل بېشىڭنى كۆتۈر، دېدى. بېشىمنى كۆتۈردۈم ئۈستۈمدە بۇلۇتقا ئوخشاش بىر نەرسە تۇرۇپتۇ ئۇ ئىككىسى: ئۇ بولسا سېنىڭ ئورنۇڭ، دېدى. مەن: «مېنى مېنىڭ ئورنۇمغا كىرگىلى قويۇڭلار، دېدىم». ئۇ ئىككىسى: سېنىڭ ئۆمرىڭدىن ئاز بىر قىسمى قالدى. سەن ئۇنى تولۇقلىساڭ ئۆزەڭنىڭ ئورنىغا كىلىسەن، دېدى.

## 261 – باب

### يالغان ئېيتىش دۇرۇس بولۇدىغان ئورۇنلارنى بايان قىلىش توغرىسىدا

إِعْلَمْ أَنَّ الْكَذب، وَإِنْ كَانَ أَصْلُهُ مُحرَّماً، فيَجُوزُ في بعْض الأحْوالِ بشرُوطٍ قد أوْضَحْتُهَا في كتاب: «الأذْكارِ» ومُخْتَصَرُ ذلك أنَّ الكلامَ وسيلةٌ إلى المقاصدِ، فَكُلُّ مَقْصُودٍ محْمُودٍ يُمْكِن تحْصيلُهُ بغَيْر الْكَذبِ يَحْرُمُ الْكذِبُ فيه، وإنْ لَمْ يُمكِنْ تحصيله إلاّ بالكذبِ جاز الْكذِبُ. ثُمَّ إن كانَ تَحْصِيلُ ذلك المقْصُودِ مُباحاً كَانَ الْكَذِبُ مُباحاً، وإنْ كانَ واجِباً، كان الكَذِبُ واجِباً، فإذا اخْتَفى مُسْلمٌ مِن ظالمٍ يريد قَتلَه، أوْ أخْذَ مالِه، وأخْفي مالَه، وسُئِل إنسانٌ عنه، وجب الكَذبُ بإخفائِه، وكذا لو كانَ عِندهُ وديعة، وأراد ظالِمٌ أخذَها، وجب الْكَذِبُ بإخفائها، والأحْوطُ في هذا كُلّه أنْ يُوَرِّي، ومعْنَى التَّوْرِيةِ: أن يقْصِد بِعبارَتِه مَقْصُوداً صَحيحاً ليْسَ هو كاذِباً بالنِّسّبةِ إلَيْهِ، وإنْ كانَ كاذِباً في ظاهِرِ اللَّفظِ، وبِالنِّسْبةِ إلى ما يفهَمهُ المُخَاطَبُ ولَوْ تَرك التَّوْرِيةَ وَأطْلَق عِبارةَ الكذِبِ، فليْس بِحرَامٍ في هذا الحَالِ.

واسْتَدلَّ الْعُلَماءُ بِجَوازِ الكَذِب في هذا الحَال بحدِيث أمِّ كُلْثومٍ رضي اللّه عنْهَا أنَّها سَمِعَتْ رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «لَيْس الكَذَّابُ الّذي يُصلحُ بيْنَ النَّاسِ، فينمي خَيْراً أو يقولُ خَيْراً» متفقٌ عليه.

زاد مسلم في رواية: «قالت: أمُّ كُلْثُومٍ: ولَم أسْمعْهُ يُرْخِّصُ في شَيْءٍ مِمَّا يقُولُ النَّاسُ إلاَّ في ثلاثٍ: تَعْني: الحَرْبَ، والإصْلاحَ بيْن النَّاسِ، وحديثَ الرَّجُلَ امْرَأَتَهُ، وحديث المرْأَةِ زوْجَهَا.

يالغان سۆزلەش ئەسلىدە ھارام بولسىمۇ لېكىن بەزى ئەھۋاللاردا مۇنداق بىر نەچچە شەرتلەر ئاستىدا يالغان سۆز قىلسا بولىدۇ. سۆز ئىنسان مەقسىتىنى ئىپادىلەشتە ئىشلىتىدىغان قورالدۇر. ھەر قانداق ياخشى مەقسەتنى يالغان ئېيتماي ئىپادىلەش مۇمكىن بولىدىغان بولسا بۇنىڭغا يالغان ئارىلاشتۇرۇش ھارامدۇر. ئەگەر ئۇنى يالغان ئارىلاشتۇرماي ئىپادىلەش مۇمكىن بولمىسا يالغان ئارىلاشتۇرۇلسا بولىدۇ. يالغان سۆزلەشنىڭ زۆرۈرلۈكى شۇنىڭغا قاراپ بولىدۇكى، مەقسەتكە ئېرىشىش زۆرۈر بولمىسا يالغان ئېيتىشمۇ زۆرۈر بولمايدۇ. بىر مۇسۇلمان ئۇزىنى ئۆلتۈرۈۋەتمەكچى ياكى مال - مۈلكىنى تارتىۋالماقچى بولغان زالىمدىن يوشۇرۇنۇۋالغان بولسا بىلگەن كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭ بار يېرىنى زالىملارغا دەپ بەرمەي يالغان ۋاستىلارنى قوللىنىپ بولسىمۇ ئۇنى يوشۇرۇپ قىلىشى، ئەگەر سورۇشتە قىلسا كىشىلەرنىڭ مەن بىلمەيمەن دەپ يالغان ئېيتىشى ۋاجىبدۇر. ئۇنداق قىلماي ئۇنىڭ بار يېرىگە زالىملارنى باشلاپ قويسا ياكى سورۇشتە قىلغاندا بار يېرىنى دەپ بەرسە قاتتىق گۇناھكار بولىدۇ. شۇنىڭدەك بىر كىشىنىڭ قېشىدا باشقىلارنىڭ ئامانىتى بولغان بولسا، زالىملار ئۇنى تارتىۋالماقچى بولغاندا ئۇ كىشىنىڭ يالغان ۋاستىلارنى قوللىنىپ بولسىمۇ، ئۇنى ساقلاپ قېلىشى ۋاجىبدۇر. ئۇنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن قانچىلىك يالغان سۆز ۋە يالغان ۋاستىلارنى قوللانسا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. ئەكسىچە يالغان ۋاستىلارنى قوللانماي ئۇنى زالىملارغا تارتقۇزۇپ قويۇش گۇناھ ھېسابلىنىدۇ. بۇ ئورۇنلاردا يۈزدە يۈز يالغان ئېيتماي سۆزلۈگۈچىگە راست، ئاڭلىغۇچىغا يالغان بولىدىغان ئىككى بىسلىق سۆزلەرنى تېپىپ قۇتۇلالىسا، بۇ يۈزدە - يۈز يالغان ئېيتقاندىن ياخشىراق. ئەگەر ئۇنداق سۆزلەرنى

تاپالمىسا ياكى ئۇ سۆزلەر بىلەن قۇتۇلۇش ئىمكانىيىتى بولمىسا يۈزدە ـ يۈز يالغان ئېيتىسمۇ دۇرۇس بولىدۇ.

ئالىملار يالغان ئېيتىشقا بولىدىغان ئەھۋاللارغا تۆۋەندىكى ھەدىسنى پاكىت قىلىپ تۇرۇپ بىرلىككە كەلدى. ئۇمموكۇلسۇمنىڭ رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «كىشىلەر ئارىسىنى ياخشىلاش ئۈچۈن يالغاندىن ياخشى گەپ قىلغان كىشى يالغانچى ھېسابلانمايدۇ. ئۇ كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا ياخشىلىقنى بەرپا قىلسۇن ياخشىنى سۆزلىسۇن» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام مۇسلىمدىن قىلىنغان يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دەپ بايان قىلىنغان، ئۇمموكۇلسۇم: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كىشىلەرنىڭ ئۈچ ئىشتىن باشقا ئىشلاردا يالغان ئېيتىشقا رۇخسەت قىلغانلىقىنى ئاڭلىمىدىم، دېدى: «يالغان ئېيتىشقا رۇخسەت قىلىنغان ئۈچ خىل ئىشنىڭ بىرىنچىسى: ئۇرۇشتۇر (ئۇرۇشتا يالغان ئېيتسا ۋە ھىيلە ئىشلەتسە بولىدۇ). ئىككىنچىسى: كىشىلەرنىڭ ئارىسىنى ياخشىلاش ئۈچۈن يالغان ئېيتسا بولىدۇ. ئۈچىنچىسى: ئەر ـ خوتۇنلار بىر ـ بىرىنىڭ كۆڭلىنى خۇشال قىلىش ئۈچۈن يالغان ئېيتسا بولىدۇ». لېكىن بۇنداق دېگەنلىك ھەرگىز ئەر ـ خوتۇنلارنىڭ بىرەرسى يەنە بىرسىگە خىيانەت قىلىپ بولۇپ ئۇنى يالغان ـ ياۋىداق سۆزلەر بىلەن ئەپلەپ ـ سەپلەپ ئۆتكۈزۈۋەتسە بولىدۇ ياكى يالغان سۆزلەر بىلەن ئالداپ بىرسى ـ بىرسىنى ئەخمەق قىلىپ ئالدىسا بولىدۇ دېگەنلىك ئەمەس. ئەر ـ خوتۇنلاردىن بىرىنىڭ يەنە بىرسىگە خىيانەت قىلىشى ياكى يالغان سۆزلەر بىلەن ئەخمەق قىلىشى ئىسلام دىنىدا قاتتىق چەكلەنگەندۇر. بۇ يەردە رۇخسەت قىلىنغان بىر ـ بىرسىگە يالغان ئېيتىش شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، ئىككىسى بىرسى يەنە بىرسىنى بەك ياخشى كۆرۈپ كەتمىسىمۇ ئۆزىنىڭ ئۇنى بەك ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى ياكى بەك چىرايلىق بولمىسىمۇ ئۇنىڭغا چىرايلىق كۆرۈنىدىغانلىقىنى يالغان سۆزلەر بىلەن ئىزھار قىلسا بولىدۇ. ئاياللار كۆپىنچە كىيىم ـ كېچەكنىڭ ياخشىلىقىغا قارىماي ئۇنىڭ باھاسىغا قارايدۇ. ئەرزىنى ياخشى بولسىمۇ، ئۇلار ئەرزان نەرسىگە رازى بولمايدۇ. بۇنداق ئاياللارغا ئاز پۇلغا ئالغان نەرسىنى كۆپ پۇلغا ئالدىم دەپ يالغان سۆزلىسە بولىدۇ دېگەنلىكتۇر.

## 262 ـ باب

## ئويلىنىپ سۆزلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَلَا تَقْفُ مَا لَيْسَ لَكَ بِهِ عِلْمٌ﴾ ﴿بىلمەيدىغان نەرسەڭگە ئەگەشمە، (يەنى بىلمىگەننى بىلدىم، كۆرمىگەننى كۆردۈم، ئاڭلىمىغاننى ئاڭلىدىم دېمە)﴾[1] ﴿مَا يَلْفِظُ مِنْ قَوْلٍ إِلَّا لَدَيْهِ رَقِيبٌ عَتِيدٌ﴾ ﴿ئۇ قانداق بىر سۆزنى قىلمىسۇن، ئۇنىڭ ئالدىدا ھامان پەرىشتە ھازىر بولۇپ كۆزىتىپ تۇرىدۇ﴾[2].

---

[1] سۈرە ئىسرا 36 ـ ئايەت.
[2] سۈرە قاف 18 ـ ئايەت.

1547/1 ـ وعنْ أبي هُرَيْرة رضي اللَّه عنْهُ أنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «كفى بالمَرءِ كَذِباً أنْ يُحَدِّثَ بِكُلِّ ما سمع» رواه مسلم.

**1547/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىنساننىڭ يالغانچى بولۇشىغا ئاڭلىغانلىكى نەرسىنى سۆزلىشى يېتەرلىكتۇر». [مۇسلىمدىن]

1548/2 ـ وعن سمُرة رضي اللَّه عنْهُ قال: قال رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ حدَّث عنِّي بِحَدِيثٍ يرَى أنَّهُ كذِبٌ، فَهُو أحدُ الكَاذِبِين» رواه مسلم.

**1548/2** ـ سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى يالغانلىقىنى بىلىپ تۇرۇپ ئۇنى مېنى دېدى دەپ سۆزلىسە، ئۇ يالغانچىنىڭ بىرىدۇر». [مۇسلىمدىن]

1549/3 ـ وعنْ أسماءَ رضي اللَّه عنها أن امْرأة قالَتْ: يا رَسُول اللَّه إنَّ لي ضرَّةً فهل علَيَّ جناحٌ إنْ تَشبعْتُ من زوجي غيْرَ الذي يُعطِيني؟ فقال النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «المُتشبِّعُ بِما لم يُعْطَ كَلابِس ثَوْبَي زُورٍ» متفقٌ عليه.

المُتشبِّعُ: هو الذي يُظهرُ الشَّبع وليس بشبعان، ومعناها هُنا: أنَّهُ يُظهرُ أنه حَصلَ له فضِيلةٌ وليْستْ حاصِلة. » ولابِس ثَوْبي زورٍ» أي: ذِي زُورٍ، وهو الذي يزَوِّرُ على النَّاس، بأن يَتَزَيَّى بِزيِّ أهل الزُّهدِ أو العِلم أو الثرْوةِ، ليغْترَّ بِهِ النَّاسُ وليْس هو بِتِلك الصِّفةِ، وقيل غَيْرُ ذلك واللَّه أعلم.

**1549/3** ـ ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر ئايال: ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى! مېنىڭ بىر كۈندىشىم بار، (ئېرىمنىڭ يەنە بىر ئايالى) مەن ئۇنىڭ ئالدىدا ئېرىم ماڭا بەرمىگەن نەرسە بىلەن ئۆزەمنى خۇشال كۆرسەتسەم ماڭا گۇناھ بولامدۇ؟ دەپ سورىۋېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بېرىلمىگەن نەرسە بىلەن ئۆزىنى خۇشال كۆرسەتكەن كىشى يالغانچىلىقنىڭ ئىككى تونىنى كىيگۈچىگە ئوخشاش» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 263 ـ باب

## يالغان گۇۋاھلىق بېرىشنىڭ چوڭ گۇناھلىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَاجْتَنِبُوا قَوْلَ الزُّورِ﴾ ﴿يالغان گۇۋاھلىق بېرىشتىن ساقلىنىڭلار﴾[1] ﴿وَلَا تَقْفُ مَا لَيْسَ لَكَ بِهِ عِلْمٌ﴾ ﴿بىلمەيدىغان نەرسەڭگە ئەگەشمە (يەنى بىلمىگەننى بىلدىم ، كۆرمىگەننى كۆردۈم، ئاڭلىمىغاننى ئاڭلىدىم دېمە)﴾[2] ﴿مَا يَلْفِظُ مِنْ قَوْلٍ إِلاَّ لَدَيْهِ رَقِيبٌ عَتِيدٌ﴾ ﴿ئۇ قانداق بىر سۆزنى قىلمىسۇن، ئۇنىڭ ئالدىدا ھامان پەرىشتە ھازىر بولۇپ كۈزىتىپ تۇرىدۇ﴾[3] ﴿إِنَّ رَبَّكَ لَبِالْمِرْصَادِ﴾

---

[1] سۈرە ھەج 30 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئىسرا 36 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە قاف 18 ـ ئايەت.

﴿پەرۋەردىگارىڭ (بەندىلەرنى) ئەلۋەتتە كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر﴾[1] ﴿وَالَّذِينَ لا يَشْهَدُونَ الزُّورَ﴾ ﴿ئۇلار (يەنى الله ياخشى كۆرىدىغان بەندىلەر) يالغان گۇۋاھلىق بەرمەيدۇ﴾[2].

1550/1 ـ وعن أبي بكْرَةَ رضي اللَّه عَنْهُ قال: قالَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ألا أُنبِّئُكُم بأكبرِ الكَبائِرِ؟ قُلنَا: بَلَى يا رسول اللَّهِ. قَالَ: «الإشراكُ باللَّه، وعُقُوقُ الوالِدَيْنِ» وكان مُتَّكِئا فَجلَس، فقال: «ألا وقَوْلُ الزُّورِ، وشهادةُ الزورِ» فما زال يُكَرِّرُهَا حتى قلنا: لَيْتَهُ سكَت. متفق عليه.

**1550/1** ـ ئەبۇبەكرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىلەرگە ئەڭ چوڭ گۇناھلانى دەپ بېرەيمۇ؟» دېدى. بىز: شۇنداق قىلسىلا ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله غا شېرىك كەلتۈرۈش، ئاتا ـ ئانىنى قاخشىتىش» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۆلىنىپ ئولتۇرغان ئىدى ئاندىن روسلىنىپ ئولتۇرۇپ: «ئاگاھ بولۇڭلار، يالغان گۇۋاھلىق بېرىش، ئاگاھ بولۇڭلار، يالغان گۇۋاھلىق بېرىش» دەپ بۇ سۆزنى تەكرارلاۋەردى. بىز: كاشكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام توختاپ قالسىكەن، دېيىشىپ كەتتۇق. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 264 ـ باب

## ئىنسان ياكى ھايۋاننىڭ نامىنى تىلغا ئېلىپ لەنەت ئېيتىشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1551/1 ـ عن أبي زَيْدٍ ثابتِ بنِ الضَّحاكِ الأنصاريِّ رضي اللَّه عنهُ، وهو من أَهْلِ بيْعةِ الرِّضوانِ قال: قَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «من حَلَفَ عَلَى يمِينٍ بِملَّةٍ غيْرِ الإسْلامِ كاذباً مُتَعَمِّداً، فهُو كما قَالَ، ومنْ قَتَل نَفسهُ بشيءٍ، عُذِّب بِهِ يوْم القِيامةِ، ولَيْس على رجُلٍ نَذْرٌ فِيما لا يَملِكهُ، ولعنُ الْمُؤْمنِ كَقَتْلِهِ» متفقٌ عليه.

**1551/1** ـ ئەبۇزەيد سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى قەستەن ئىسلام دىنىدىن غەيرى دىندا بولىدىغانلىقى بىلەن بىلىپ تۇرۇپ قەستەن يالغان قەسەم ئىچىپ (ئىش مەن دېگەندەك بولمىسا يەھۇدىي يا ناسارا بولۇپ كېتەي)، دېسە دەپ يالغان قەسەم ئىچسە ئۇ دېگىنىدەك بولىدۇ. كىمكى ئۆزىنى بىر نەرسە بىلەن ئۆلتۈرىۋالسا، قىيامەتتە شۇ نەرسە بىلەن ئازابلىنىدۇ. كىمكى قولىدا بولمىغان نەرسىگە نەزىر قىلىشقا ۋەدە ۋاپا قىلمىسىمۇ بولىدۇ. مۆمىنگە لەنەت ئېيتىش ئۇنى ئۆلتۈرگەنگە ئوخشاشتۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1552/2 ـ وعنْ أبي هُريْرةَ رضي اللَّه عنهُ أنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا ينْبغِي لِصِدِّيقٍ أنْ يكُونَ لَعَّاناً» رواه مسلم.

**1552/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كۆپ لەنەت ئېيتىش، كامىل مۆمىننىڭ ئىشى ئەمەس». [مۇسلىمدىن]

---

[1] سۈرە فەجر 14 ـ ئايەت.
[2] سۈرە فۇرقان 72 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

1553/3 ـ وعنْ أبي الدَّرداءِ رضي اللّه عَنْهُ قال: قالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يكُونُ اللَّعَّانُون شُفعَاءَ، ولا شُهَدَاءَ يوْمَ القِيامَةِ» رواه مسلم.

**1553/3** ـ ئەبۇدەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كۆپ لەنەت ئېيتقۇچىلار قىيامەت كۈنى شاپائەت قىلغۇچى ۋە گۇۋاھلىق بەرگۈچى بولالمايدۇ». [مۇسلىمدىن]

1554/4 ـ وعَنْ سَمُرَةَ بْنِ جُنْدُبٍ رضي اللّه عنْهُ قالَ: قالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَلاعنُوا بلعنةِ اللّه، ولا بِغضبِهِ، ولا بِالنَّارِ» رواه أبو داود، والترمذي وقالا: حديثٌ حسنٌ صحيحٌ.

**1554/4** ـ سەمۇرە ئىبنى جۇندۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اللہ نىڭ لەنىتى بولسۇن، غەزىپى بولسۇن، دوزىخى بولسۇن، دەپ لەنەت قىلىشماڭلار». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1555/5 ـ وعن ابن مسعودٍ رضي اللّه عنهُ قال: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَيْس المؤمِنُ بِالطَّعَّانِ، ولا اللَّعَّانِ ولا الفَاحِشِ، ولا البذِيِّ» رواه الترمذي وقالَ: حديثٌ حسنٌ.

**1555/5** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۆمىن دېگەن باشقىلارنىڭ ئابرۇيىغا تەگكۈچى، لەنەتچى، سەت گەپ قىلغۇچى ۋە يامان گەپ قىلغۇچى بولمايدۇ». [تىرمىزىدىن]

1556/6 ـ وعنْ أَبي الدَّرْداءِ رضي اللّه عنهُ قال: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ العبْد إذا لَعنَ شَيْئاً، صعِدتِ اللَّعْنَةُ إلى السَّماء، فتُغْلَقُ أبْوابُ السَّماءِ دُونَهَا، ثُمَّ تَهبِطُ إلى الأرْضِ، فتُغلَقُ أبوابُها دُونَها، ثُمَّ تَأْخُذُ يميناً وشِمالا، فإذا لمْ تَجِدْ مساغاً رجعت إلى الذي لُعِنَ، فإنْ كان أهلاً لِذلك، وإلاَّ رجعتْ إلى قائِلِها» رواه أبو داود.

**1556/6** ـ ئەبۇدەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر بەندە بىر نەرسىگە لەنەت ئېيتسا، لەنەت ئاسمانغا ئۆرلەيدۇ، ئاسماننىڭ ئىشىكى لەنەتكە قارىتا يېپىلىدۇ، ئاندىن زېمىن قاراپ ماڭىدۇ شۇنىڭ بىلەن زېمىننىڭ ئىشىكىمۇ ئېتىلىپ قالىدۇ. ئاندىن ئۇ ئوڭ ياكى سولغا ئۇ لەنەت ماڭىدۇ، دەپ سىققۇدەك جاي تاپالماي لەنەت ئېيتىلغۇچى شۇ لەنەتكە لايىق بولسا شۇنىڭغا قايتىدۇ، ئەگەر لايىق بولمىسا لەنەت ئېيتقۇچىنىڭ ئۆزىگە قايتىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1557/7 ـ وعنْ عِمْرَانَ بنِ الحُصيْنِ رضي اللّه عنْهُما قال: بينَما رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَم في بعضِ أسْفَارِهِ، وامرأَةٌ مِنَ الأنصارِ عَلى نَاقَةٍ، فضجِرَتْ فَلَعَنَتْهَا، فَسمع ذلكَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقالَ: «خُذوا ما عليها ودعُوها، فإنَّها ملعُونَةٌ» قالَ عِمرَانُ: فكَأَنِّي أرَاهَا الآنَ تمشي في النَّاسِ ما يعرِضُ لَهَا أحدٌ. رواه مسلم.

**1557/7** ـ ئىمران ئىبنى ھۇسەين رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر سەپەردە بولۇپ، تۆگىسىنىڭ ئۈستىدىكى بىر ئەنسارى ئايال تۆگىسىدىن

زارلىنىپ ئۆزىنىڭغا لەنەت ئېيتتى. ئۇنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تۆگىنىڭ ئۈستىدىكى يۈك - تاقنى يېشىۋېلىپ ئۇنى قويۇۋېتىڭلار، چۈنكى ئۇ لەنەتتى بولۇپ كەتتى» دېدى. ئىمران ئېيتىدۇكى، مەن ھېلىمۇ ئۇ تۆگىنىڭ كىشىلەر ئارىسىدا يۈرگەنلىكىنى، ھېچكىمنىڭ ئۇنىڭغا قاراپمۇ قويمىغانلىقىنى كۆرمەن. [مۇسلىمدىن]

1558/8 - وعن أبي برْزَةَ نَضلَةَ بْنِ عُبيْدٍ الأسلميِّ رضي اللّه عنْهُ قال: بينما جاريةٌ على ناقةٍ عليها بعضُ متَاعِ القوْمِ، إذْ بَصُرَتْ بالنبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وتَضايَقَ بهمُ الجَبلُ، فقالتْ: حَلْ، اللَّهُم العنْها فقال النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تُصاحِبْنا نَاقةٌ عليها لعْنةٌ» رواه مسلم.

قوله: «حلْ» بفتح الحاءِ المُهملةِ، وإسكان اللاَّم، وهَي كلِمةٌ لزَجْرِ الإبلِ.

واعْلَم أنَّ هذا الحديث قد يُستَشْكلُ معْنَاهُ، وَلا إشْكال فيه، بل المُرادُ النَّهيُ أنْ تُصاحِبَهُمُ تِلك النَّاقَةُ، وليس فيه نهيٌ عن بيْعِها وذَبْحِهَا وَرُكُوبِها في غَيْرِ صُحْبَةِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بلْ كُلُّ ذلك وَما سواهُ منَ التَّصرُّفاتِ جائِزٌ لا منْع مِنْه، إلاَّ مِنْ مُصاحبَتِهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بها، لأنَّ هذِهِ التَّصرُّفاتِ كُلَّهَا كانتْ جائزة فمُنع بْعضٌ مِنْها، فبَقِي الباقِي على ما كَانَ. واللَّه أعْلَمُ.

**1558/8** - ئەبۇبەرزە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر سەپەردە بويىغا يەتكەن بىر قىز كىشىلەرنىڭ نەرسىلىرى بار بىر تۆگىنىڭ ئۈستىدە كېتىۋاتاتتى. بىر چاغدا ئۇ قىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۆرۈپ قېلىپ (ئۇزىنى قاچۇراي دېسە) تاغ بولغاچقا يول تار كېلىپ، تۆگىسىنى قاچۇرۇش ئۈچۈن: ھۇش، دەپ ئى الله! بۇ تۆگىگە لەنەت قىلغىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنى ئاڭلاپ: «لەنەت ئېيتىلغان تۆگە بىزگە ھەمراھ بولمىسۇن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

يۇقىرىقى ئىككى ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ لەنەت ئوقۇلغان تۆگە بىزگە ھەمراھ بولمىسۇن دېگىنى ئۇنداق تۆگە ھەر قانداق پايدىلىنىشتىن چەكلىنىدۇ دېگەنلىك ئەمەس، ئېھتىمال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەرقانداق نەرسىگە لەنەت ئېيتماسلىقنى ئەسكەرتمەكچى بولسا كېرەك. بۇنداق تۆگىلەرنى سېتىشقا، بوغۇزلاشقا، مىنىپ پايدىلىنىشقا بولىدۇ.

## 265 - باب

## گۇناھكارلارغا ئىسمىنى ئاتىماستىن لەنەت ئوقۇشنىڭ دۇرۇسلىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿أَلا لَعْنَةُ اللَّهِ عَلَى الظَّالِمِينَ﴾ ﴿راستلا الله نىڭ لەنىتى زالىملارغا بولىدۇ﴾[1]

﴿فَأَذَّنَ مُؤَذِّنٌ بَيْنَهُمْ أَنْ لَعْنَةُ اللَّهِ عَلَى الظَّالِمِينَ﴾ ﴿بىر جاكارچى ئۇلارنىڭ ئارىسىدا مۇنداق دەپ جاكارلايدۇ: «زالىملارغا الله نىڭ لەنىتى بولسۇن»﴾[2].

وَثَبت في الصَّحيح أن رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لعَنَ اللَّه الوَاصِلَةَ والمُسْتَوصِلةَ» وأنَّهُ قال: «لعَنَ اللَّه آكِلَ الرِّبا» وأنَّهُ لَعَنَ المُصَوِّرين، وأنَّه قال: «لعنَ اللَّه مَنْ غَيَّر منارَ الأرْض» أيْ: حُدُودها، وأنَّهُ قال:

[1] سۇرە ھۇد 18 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۇرە ئەئراف 44 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

«لَعنَ اللّه السَّارِقَ يَسرِقُ البيضَة» وأنهُ قال: «لَعنَ اللّه مَنْ لعن والِديْهِ» « وَلَعَنَ اللّه مَنْ ذبح لِغيْرِ اللّه» وأنهُ قال: «منْ أحْدَثَ فِيها حدثاً أوْ آوى محدثاً، فَعليّهِ لَعْنَةُ اللّهِ والملائِكَةِ والنَّاسِ أجْمعِينَ» وأنَّهُ قالَ: «اللَّهُمَّ العنْ رِعْلاً، وذَكوانَ وَعُصيَّةَ، عصَوا اللّه ورَسُولَهُ» وَهذِهِ ثلاثُ قبائِل مِنَ العَرَبِ وأنَّه قال: «لَعنَ اللّه اليهودَ اتَّخَذُوا قُبورَ أنبيَائِهم مسَاجِدَ» وأنَّهُ» لَعن المُتشبهِينَ مِنَ الرِّجالِ بِالنِّساءِ، والمتشَبِّهَاتِ مِنَ النِّسَاءِ بالرِّجالِ».

وَجَميعُ هذِهِ الألفاظِ في الصحيحِ، بعْضُهَا في صحيحي البخاري ومسلمٍ، وبعْضُها في أحدِهِمَا، وإنَّما قَصدْتُ الاختصَار بِالإشارةِ إِليْهَا، وسأذكرُ مُعظَمَهَا في أبوابها مِنْ هذا الكتاب، إن شاءَ اللّه تعالى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سەھىي ھەدىسلىرىدە: «الله چاچ ئۇلىغۇچىغا ۋە ئۇلاتقۇچىغا لەنەت قىلسۇن، جازانىخورغا لەنەت قىلسۇن، سۈرەت سىزغۇچىغا لەنەت قىلسۇن، زېمىننىڭ چېگرالىرىنى ئۆزگەرتكەن تاجاۋۇزچىلارغا لەنەت قىلسۇن، تۇخۇم چاغلىق نەرسىنى بولسىمۇ ئوغۇرلىغان كىشىگە لەنەت قىلسۇن، ئاتا ـ ئانىسىغا لەنەت قىلسۇن، الله نىڭ نامىدىن باشقا نامدا مال بوغۇزلىغۇچىغا لەنەت قىلسۇن، مەدىنىدە بىدئەت پەيدا قىلغان كىشىگە ياكى بىدئەتخورلارنى ئورۇنلاشتۇرغان كىشىگە الله نىڭ، پەرىشتىلەرنىڭ ۋە بارلىق كىشىلەرنىڭ لەنىتى بولسۇن، ئى الله! رەئلە، زەكۋان، ئۇسەييە قەبىلىلىرىگە لەنەت قىلغىن، ئۇلار الله ۋە الله نىڭ ئەلچىسىگە ئاسىي بولدى. الله يەھۇدىيلارغا لەنەت قىلسۇن، ئۇلار پەيغەمبەرلەرنىڭ قەبرىلىرىنى مەسچىت قىلىۋالدى. ئەرلەرگە ئوخشىۋالغان ئاياللارغا، ئاياللارغا ئوخشىۋالغان ئەرلەرگە لەنەت قىلسۇن»[1] دېيىلگەن.

## 266 ـ باب

### مۇسۇلماننى ناھەق تىللاشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

﴿وَالَّذِينَ يُؤْذُونَ الْمُؤْمِنِينَ وَالْمُؤْمِنَاتِ بِغَيْرِ مَا اكْتَسَبُوا فَقَدِ احْتَمَلُوا بُهْتَاناً وَإِثْماً مُبِيناً﴾ ﴿مۆمىنلەر ۋە مۆمىنەلەرگە قىلمىغان ئىشلارنى (چاپلاپ) ئۇلارنى رەنجىتىدىغانلار (شۇ) بۆھتاننى ۋە روشەن گۇناھنى ئۈستىگە ئارتىۋالغان بولىدۇ﴾[2].

1559/1 ـ وعنِ ابنِ مَسعودٍ رضي اللّه عَنهُ قال: قال رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «سِبابُ المُسْلِمِ فُسوقٌ، وقِتَالُهُ كُفْرٌ» متفقٌ عليه.

**1559/1** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۇسۇلماننى تىللاش پاسىقلىقتۇر، ئۇنى ئۆلتۈرۈش كۇپۇرلۇقتۇر» دېگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1560/2 ـ وعنْ أبي ذرٍّ رضي اللّه عنْهُ أنَّهُ سمع رسُول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقولُ: «لا يَرمي رجُلٌ رَجُلاً بِالفِسْقِ أو الكُفْرِ، إلاَّ ارتدت عليهِ، إنْ لمْ يَكُن صاحِبُهُ كذلكَ» رواه البخاريُّ.

[1] بۇ بابنىڭ مەزمۇنىغا ئائىت ھەدىسلەر تۆۋەندىكى بابلاردىمۇ كېلىدىغانلىقى ئۈچۈن يۇقىرىدىكى ھەدىسلەر بىلەنلا كۇپايىلەندۇق.
[2] سۈرە ئەھزاب 58 ـ ئايەت.

**1560/2** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «بىر ئادەم بىر ئادەمنى كۇپۇرلۇق ياكى پاسىقلىق بىلەن قارىلىمىسۇن، قارىلاپ قالسا قارىلانغان ئادەم شۇنداق بولمىسا ئۇ سۆز ئۆزىگە قايتىپ كېلىدۇ». [بۇخارىدىن]

1561/3 ـ وعنْ أبي هُرَيرةَ رضي اللَّه عنْهُ أنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «المُتَسابانِ مَا قَالا فَعَلى البَادِي مِنْهُما حتَّى يَعْتَدِيَ المظلُومُ» رواه مسلم.

**1561/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تىللاشقان ئىككى ئادەمنىڭ گۇناھى تىللانغۇچى ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتمىسىلا باشتا تىللىغۇچىغا بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1562/4 ـ وعنهُ قالَ: أُتيَ النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم برجُلٍ قَدْ شَرِب قالَ: «اضرِبُوهُ» قال أبو هُرَيْرَةَ: فَمِنَّا الضَّاربُ بيدِهِ، والضَّاربُ بِنعْلِه، والضَّارِبُ بثوبِهِ، فلَمَّا انصَرفَ، قال بعض القَوم: أَخزاكَ اللَّه، قال: «لا تقُولُوا هذا، لا تُعِينُوا عليهِ الشَّيطَانَ» رواه البخاري.

**1562/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا ھاراق ئىچكەن بىر ئادەم ئېلىپ كېلىندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى ئۇرۇڭلار» دېدى. بىزنىڭ ئىچىمىزدىن ئۇنى قولى بىلەن، ئايىغى بىلەن، كىيىمى بىلەن ئۇرغانلارمۇ بولدى. ئۇ ئادەم قايتقاندا بەزىلەر: الله سېنى خار قىلغۇەتسۇن، دېيۇىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداق دېمەڭلار، ئۇنىڭغا قارشى شەيتانغا ياردەم بەرمەڭلار» دېدى. [بۇخارىدىن]

1563/5 ـ وعنْهُ قالَ: سمِعْتُ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «من قَذَفَ مَمْلُوكَهُ بالزِّنا يُقامُ عليهِ الحَدُّ يومَ القِيامَةِ، إلاَّ أنْ يَكُونَ كما قالَ» متفقٌ عليه.

**1563/5** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «قانداق بىر كىشى ئۆزىنىڭ قۇلىنى زىنا قىلدى دەپ قارىلىسا، قۇل ئۇ ئادەم دېگەندەك بولمىسا قىيامەت كۈنى ئۇ كىشىگە پاھىشۋازنىڭ جازاسى بېرىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 267 ـ باب

## ئۆلگەنلەرنى ناھەق ۋە دىنىي زۆرۈيىيەت بولمىغان ھالەتتە تىللاشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

وهو التحذير من الإقتداء به بدعته، وفسقه، و و ذلك، وفيه الآية والأحاديث السابقة الباب قبله.

دىنىي زۆرۈرىيەت دېگەنلىك ئۆلگۈچىلەرنىڭ قالدۇرۇپ كەتكەن يامان ئىش، يامان ئادەتلىرى ۋە بىدئەتلىرىگە ئەگىشىشتىن ئاگاھلاندۇرۇش، دېگەنلىكتۇر.

1564/1 ـ وعن عائِشةَ رضي اللَّه عنها قالتْ: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَسُبُّوا الأمواتَ، فَإنَّهُمْ قد أفْضَوْا إلى ما قَدَّموا» رواه البخاري.

**1564/1** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۆلۈكلەرنى تىللىماڭلار، چۈنكى ئۇلار قىلغان ئىشلىرى تەرىپىگە ئېلىپ باردى». [بۇخارىدىن]

268 ـ باب

## باشقىلارغا ئازار بېرىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

**1565/1** ـ وعنْ عبدِ اللَّه بنِ عَمرو بن العاص رضي اللَّه عنْهُمَا قالَ: قال رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «المُسْلِمُ منْ سَلِمَ المُسْلِمُونَ مِنْ لِسَانِهِ ويدِهِ، والمُهَاجِرُ منْ هَجَر ما نَهَى اللَّه عنْهُ» متفقٌ عليه.

**1565/1** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلمان دېگەن مۇسۇلمانلار ئۇنىڭ تىلى ۋە قولىدىن سالامەت قالغان كىشىدۇر، مۇھاجىر دېگەن الله چەكلىگەن نەرسىدىن يىراق بولغان كىشىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1566/2** ـ وعنهُ قالَ: قال رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ أحبَّ أن يُزَحْزحَ عن النَّارِ، ويَدْخَل الجَنَّةَ، فلتَأْتِهِ منِيَّتُهُ وهُوَ يُؤمِنُ باللهِ واليَوْمِ الآخِرِ، وَلْيَأْتِ إلى النَّاسِ الذي يُحِبُّ أَنْ يُؤْتَى إليْهِ» رواه مسلم. وهُو بعْضُ حَديثٍ طويلٍ سبقَ في باب طاعةِ وُلاةِ الأمُورِ.

**1566/2** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دوزاختىن يىراق بولۇپ، جەننەتكە كىرىشنى خالايدىغانلار چوقۇم الله غا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىشى كېرەك، يەنە شۇنداقلا باشقىلارنىمۇ، ئۆزىنى ياخشى كۆرگەندەك ياخشى كۆرۈشى كېرەك».

269 ـ باب

## ئۆچمەنلىشىش، مۇناسىۋەتنى ئۈزۈش ۋە تەتۈر قاراشتىن چەكلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّمَا الْمُؤْمِنُونَ إِخْوَةٌ﴾ ﴿مۆمىنلەر ھەقىقەتەن (دىندا) قېرىنداشلار﴾[1] ﴿أَذِلَّةٍ عَلَى الْمُؤْمِنِينَ أَعِزَّةٍ عَلَى الْكَافِرِينَ﴾ ﴿مۆمىنلەرگە كۆيۈنىدىغان، كاپىرلارغا شەپقەتسىز﴾[2] ﴿مُحَمَّدٌ رَسُولُ اللَّهِ وَالَّذِينَ مَعَهُ أَشِدَّاءُ عَلَى الْكُفَّارِ رُحَمَاءُ بَيْنَهُمْ﴾ ﴿مۇھەممەد الله نىڭ رەسۇلىدۇر. ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بولغان مۆمىنلەر كۇپپارلارغا قاتتىقتۇر، ئۆزئارا كۆيۈمچاندۇر﴾[3].

**1567/1** ـ وعنْ أنسٍ رضي اللَّه عَنهُ أنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا تَباغَضُوا، ولا تحاسدُوا، ولاَ تَدابَرُوا، ولا تَقَاطعُوا، وَكُونُوا عِبادَ اللَّهِ إخواناً، ولا يَحِلُّ لِمُسْلِمٍ أنْ يهْجُرَ أخَاه فَوقَ ثلاثٍ» متفقٌ عليه.

---

[1] سۈرە ھۇجۇرات 10 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە مائىدە 54 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە فەتھ 29 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

**1567/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۆچمەنلەشمەڭلار، ھەسەت قىلىشماڭلار، تەتۈر قاراشماڭلار، مۇناسىۋەتنى ئۈزۈشمەڭلار، الله نىڭ قېرىنداش بەندىلىرىدىن بولۇڭلار، بىر مۇسۇلمانغا ئۇنىڭ ئۈزىنىڭ دىنى قېرىندىشىنى ئاداۋەت يۈزىسىدىن ئۈنىڭغا گەپ قىلماي ئۈچ كۈندىن ئارتۇق تاشلىۋېتىشى ھالال بولمايدۇ». [ئىلگىركىگە كەلگەن ھەدىس]

1568/2 ـ وعنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّهُ عَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «تُفْتَحُ أَبْوابُ الجَنَّةِ يَوْمَ الاثنَيْنِ ويَوْمَ الخَمِيس، فَيُغْفَرُ لِكُلِّ عبْدٍ لا يُشْرِكُ باللَّهِ شَيئاً، إلاَّ رجُلاً كانَت بيْنهُ وبَيْنَ أَخيهِ شَحْناءُ فيقالُ: أَنْظِرُوا هذيْنِ حتَّى يصطَلِحا، أَنْظِرُوا هذَيْنِ حتَّى يَصطَلِحا،» رواه مسلم.

وفي روايةٍ له: «تُعْرَضُ الأَعْمالُ في كُلِّ يومِ خَميسٍ وَاثنَيْنِ» وذَكَر نَحْوَهُ.

**1568/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەتنىڭ ئىشىكلىرى دۈشەنبە، پەيشەنبە كۈنى ئېچىلىدۇ، الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمىگەن، ھەر بىر بەندىگە مەغپىرەت قىلىنىدۇ. لېكىن، بىر كىشىنىڭ دىنى قېرىندىشى بىلەن ئۆتتۈرىسىدا ئاداۋەتى بولسا، بۇ ئىككىسى يارىشىپ قالغىچە كېچىكتۈرۈڭلار، بۇ ئىككىسى يارىشىپ قالغىچە كېچىكتۈرۈڭلار، دېيىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «ئەمەللەر دۈشەنبە ۋە پەيشەنبە كۈنلىرى ھېسابقا تاپشۇرۇلىدۇ» دېيىلگەن.

## 270 ـ باب

## ھەسەتخورلۇقنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

وهو تمني زوال النعمة عن صاحبها: سواء كانت نعمة دين أو دنيا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿أَمْ يَحْسُدُونَ النَّاسَ عَلَى مَا آتَاهُمُ اللَّهُ مِنْ فَضْلِهِ﴾ ﴿ياكى ئۇلار الله ئۆز پەزلىدىن كىشىلەرگە بەرگەن نەرسىگە (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەن پەيغەمبەرلىككە) ھەسەت قىلىشامدۇ؟﴾[1] وفيه حديث أنس السابق في الباب قبله.

1569/1 ـ وعَنْ أَبي هُرَيرة رضي اللَّه عنْهُ أَنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «إِيَّاكُمْ والحسدَ، فإِنَّ الحسدَ يأْكُلُ الحسناتِ كَما تَأْكُلُ النَّارُ الحطبَ، أَوْ قال العُشْبَ» رواه أبو داود.

**1569/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەسەت قىلىشتىن ھەزەر ئەيلەڭلار. چۈنكى، ھەسەت ياخشىلىقلارنى، ئوت ئوتۇننى كۆيدۈرگەندەك كۆيدۈرۈۋېتىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 271 ـ باب

[1] سۈرە نىسا 54 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

## كىشىلەرنىڭ ئەيىبلىرىنى ئىزدەشتىن ۋە باشقىلارنىڭ ئاڭلاپ قېلىشىنى خالىمىغان كىشىنىڭ سۆزىنى ئوغرىلىقچە ئاڭلاشتىن چەكلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَلَا تَجَسَّسُوا﴾ ﴿مۆمىنلەرنىڭ ئەيىبىنى ئىزدىمەڭلار﴾[1] ﴿وَالَّذِينَ يُؤْذُونَ الْمُؤْمِنِينَ وَالْمُؤْمِنَاتِ بِغَيْرِ مَا اكْتَسَبُوا فَقَدِ احْتَمَلُوا بُهْتَاناً وَإِثْماً مُبِيناً﴾ ﴿مۆمىنلەر ۋە مۆمىنەلەرگە قىلمىغان ئىشلارنى (چاپلاپ) ئۇلارنى رەنجىتىدىغانلار (شۇ) بوھتاننى ۋە روشەن گۇناھنى ئۈستىگە ئارتىۋالغان بولىدۇ﴾[2].

1570/1 ـ وعنْ أبي هُريْرةَ رضي اللَّه عنهُ أنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إيَّاكُمْ والظَّنَّ، فإن الظَّنَّ أكذبُ الحديث، ولا تَحَسَّسُوا، ولا تَجسَّسُوا ولا تنافَسُوا ولا تَحَاسَدُوا، ولا تَباغضُوا، ولا تَدابَروُا، وكُونُوا عِباد اللَّهِ إخْواناً كَما أمركُمْ. المُسْلِمُ أخُو المُسْلِمِ، لا يظلِمُهُ، ولا يخْذُلُهُ ولا يحْقِرُهُ، التَّقوى ههُنا، التَّقوَى ههُنا» ويُشير إلى صَدْرِه» بِحَسْبِ امريءٍ مِن الشَّرِّ أن يحْقِر أخاهُ المسلِم، كُلُّ المُسلمِ على المُسْلِمِ حرَامٌ: دمُهُ، وعِرْضُهُ، ومَالُه، إنَّ اللَّه لا يَنْظُرُ إلى أجْسادِكُمْ، وَلا إلى صُوَرِكُمْ، ولكنْ يَنْظُرُ إلى قُلُوبِكُمْ وأعمالكم».

وفي رواية: «لا تَحاسَدُوا، وَلا تَبَاغَضُوا، وَلا تَجَسَّسُوا ولا تَحَسَّسُوا ولا تَنَاجشُوا وكُونُوا عِبَادَ اللَّهِ إخْوَاناً». وفي روايةٍ: «لا تَقَاطَعُوا، وَلا تَدَابَرُوا، وَلا تَبَاغَضُوا ولا تَحَاسدُوا، وَكُونُوا عِبَادَ اللَّهِ إخْوَاناً».

وفي رواية: «لا تَهَاجَروا وَلا يَبِعْ بَعْضُكُم على بيع بَعْضٍ». رواه مسلم: بكلِّ هذه الروايات، وروى البخاري أكثَرَها.

**1570/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «گۇمان قىلىشتىن ھەزەر ئەيلەڭلار، چۈنكى گۇمان قىلىش بولسا سۆزلەرنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ يالغىنىدۇر، بىر ـ بىرىڭلارنىڭ ئەيىبىنى ئىزدىمەڭلار، جاسۇسلۇق قىلىشماڭلار، شەخسىيەتچىلىك قىلىشماڭلار، ھەسەت قىلىشماڭلار، ئۆچمەنلەشمەڭلار، تەتۈر قاراشماڭلار، الله سىلەرنى بۇيرىغاندەك الله نىڭ قېرىنداش بەندىلىرىدىن بولۇڭلار، مۇسۇلمان مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىدۇر. مۇسۇلمان مۇسۇلمانغا زۇلۇم قىلمايدۇ، ئۇنى خارلىمايدۇ، ھاقارەتلىمەيدۇ، تەقۋالىق مانا مۇشۇ يەردە، تەقۋالىق مانا مۇشۇ يەردە، تەقۋالىق مانا مۇشۇ يەردە» دەپ كۆكرىكىگە ئىشارەت قىلىپ ئاندىن: «مۇسۇلماننىڭ يامان بولۇشىغا، مۇسۇلمان قېرىندىشىنى ھاقارەتلىشى يېتەرلىكتۇر، ھەر بىر مۇسۇلمانغا بارلىق مۇسۇلماننىڭ قېنى، ئابرۇيى ۋە مېلى ھارامدۇر. الله سىلەرنىڭ تەن قۇرۇلۇشىڭلارغا، سۈرەتلىرىڭلارغا قارىمايدۇ، لېكىن سىلەرنىڭ قەلبىڭلارغا ۋە ئەمەلىڭلارغا قارايدۇ»، دېدى.

---

[1] سۈرە ھۇجۇرات 12 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئەھزاب 58 ـ ئايەت.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ھەسەت قىلىشماڭلار، ئۆچمەنلەشمەڭلار، جاسۇسلۇق قىلىشماڭلار، بىر ـ بىرىڭلارنىڭ ئەيىبىنى ئىزدەشمەڭلار، مال باھاسىنى قەستەن ئاشۇرۇۋەتمەڭلار[1] ۋە الله نىڭ قېرىنداش بەندىلىرىدىن بولۇڭلار» دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «بىر ـ بىرىڭلارنىڭ سودىسىنىڭ ئۈستىگە سودىلاشماڭلار، تاشلىشىپ كەتمەڭلار» دېيىلگەن. [مۇسلىم ۋە بۇخارىدىن]

1571/2 ـ وعَنْ مُعَاوِيَةَ رضي اللَّه عنْهُ قالَ: سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «إِنَّكَ إِن اتَّبعْتَ عَوْراتِ المُسْلِمِينَ أفسَدْتَهُمْ، أوْ كِدْتَ أنْ تُفسِدَهُمَ» حديثٌ صحيح. رواهُ أبو داود بإسناد صحيح.

**1571/2** ـ مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «جەزمەنكى سەن مۇسۇلمانلارنىڭ ئەيىبلىرىنى ئىزدىسەڭ، ئۇلارنى ۋەيران قىلغان بولىسەن، ياكى ۋەيران قىلىشقا تاسلا قالىسەن». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1572/3 ـ وعنِ ابنِ مسعودٍ رضي اللَّه عَنْهُ أنَّهُ أُتِيَ بِرَجُلٍ فَقيلَ لَهُ: هذَا فُلانٌ تَقْطُرُ لِحْيَتُهُ خَمراً، فقالَ: إنَّا قَدْ نُهِينَا عنِ التَّجَسُّسِ، ولكِنْ إن يظهَرْ لَنَا شَيءٌ، نَأْخُذْ بِهِ، حَديثٌ حَسَنٌ صحيحٌ. رواه أبو داود بإسْنادٍ عَلى شَرْطِ البخاري ومسلم.

**1572/3** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇنىڭ يېنىغا بىر ئادەم كەلتۈرۈلۈپ: بۇ پالانى ئادەم، ئۇنىڭ ساقىلىدىن ھاراق تېمىپ تۇرىدۇ دېيىلگەندە، ئۇ: بىز كىشىلەرنىڭ ئەيىبىنى ئىزدەپ يۈرۈشتىن چەكلەنگەن. لېكىن بىرەر ئىش بىزگە ئاشكارا بولۇپ قالسا ئۇنى تۇتىمىز، دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

272 ـ باب

## زۆرۈرىيەت بولمىغاندا مۇسۇلمانلارنى يامان گۇمان قىلىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اجْتَنِبُوا كَثِيراً مِنَ الظَّنِّ إِنَّ بَعْضَ الظَّنِّ إِثْمٌ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! نۇرغۇن گۇمانلاردىن ساقلىنىڭلار (يەنى ئائىلىدىكىلىرىڭلارغا ۋە كىشىلەرگە گۇمانخورلۇق قىلماڭلار)، بەزى گۇمانلار ھەقىقەتەن گۇناھتۇر﴾[2].

1573/1 ـ وعنْ أبي هُرَيرةَ رضي اللَّه عنْهُ أنَّ رَسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إيَّاكُمْ وَالظَّنَّ، فإنَّ الظَّنَّ أكذَبُ الحَديثِ» متفقٌ عليه.

**1573/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «گۇمان قىلىشتىن ھەزەر ئەيلەڭلار، چۈنكى گۇمان سۆزنىڭ ئەڭ يالغىنىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

[1] مال باھاسىنى ئۆستۈرۈش ئۈچۈن يالغان خېرىدار ياللىۋېلىشنى كۆرسىتىدۇ.
[2] سۈرە ھۇجۇرات 12 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

273 ـ باب

## مۇسۇلمانلارنى تۆۋەن كۆرۈشنىڭ هاراملىقى توغرىسىدا

﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لا يَسْخَرْ قَوْمٌ مِنْ قَوْمٍ عَسَى أَنْ يَكُونُوا خَيْراً مِنْهُمْ وَلا نِسَاءٌ مِنْ نِسَاءٍ عَسَى أَنْ يَكُنَّ خَيْراً مِنْهُنَّ وَلا تَلْمِزُوا أَنْفُسَكُمْ وَلا تَنَابَزُوا بِالْأَلْقَابِ بِئْسَ الِاسْمُ الْفُسُوقُ بَعْدَ الْإِيمَانِ وَمَنْ لَمْ يَتُبْ فَأُولَئِكَ هُمُ الظَّالِمُونَ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! بىر قەۋم يەنە بىر قەۋمنى مەسخىرە قىلمىسۇن، مەسخىرە قىلىنغان قەۋم (الله نىڭ نەزىرىدە) مەسخىرە قىلغۇچى قەۋمدىن ياخشىراق بولۇشى مۇمكىن، سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى ئاياللارمۇ ئۆز ئارا مەسخىرە قىلىشمىسۇن، مەسخىرە قىلىنغۇچى ئاياللار، مەسخىرە قىلغۇچى ئاياللاردىن ياخشىراق بولۇشى مۇمكىن، بىر بىرىڭلارنى ئەيىبلىمەڭلار، بىر ـ بىرىڭلارنى يامان لەقەم بىلەن چاقىرماڭلار، ئىماندىن كېيىن پىسقى بىلەن ئاتاش (يەنى مۆمىننى پاسىق) دەپ ئاتاش نىمە دېگەن يامان! (مۇنداق نەھيى قىلىنغان ئىشلاردىن) تەۋبە قىلمىغانلار زالىملاردۇر﴾[1] ﴿وَيْلٌ لِكُلِّ هُمَزَةٍ لُمَزَةٍ﴾ ﴿(كىشىلەرنى ئەيىبلىگۈچى سۆزەنچىگە ۋاي!﴾[2].

1574/1 ـ وعنْ أَبي هُرَيرة رضي اللَّه عَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ «بِحَسْبِ امْرِيءٍ مِنَ الشَّرِّ أن يَحْقِرَ أَخَاهُ الْمُسْلِمَ» رواه مسلم، وقد سبق قريباً بطوله.

**1574/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىنسانغا نىسبەتەن مۇسۇلمان قېرىندىشىنى تۆۋەن كۆرۈش يېتەرلىك يامانلىقتۇر». [مۇسلىمدىن]

1575/2 ـ وعَن ابْنِ مسعُودٍ رضي اللَّه عنهُ، عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «لا يَدْخُلُ الْجَنَّةَ مَنْ كَانَ في قَلْبِهِ مِثْقَالُ ذَرَّةٍ مِنْ كِبْرٍ،» فَقَالَ رَجُلٌ: إنَّ الرَّجُلَ يُحِبُّ أَنْ يَكُونَ ثَوْبُهُ حَسناً، ونَعْلُهُ حَسَنَةً، فقال: «إنَّ اللَّه جَمِيلٌ يُحِبُّ الْجَمَال، الكِبْرُ بَطَرُ الحَقِّ، وغَمْطُ النَّاسِ» رواه مسلم.

**1575/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قەلبىدە زەررىچىلىك تەكەببۇرلۇق بار ئادەم جەننەتكە كىرمەيدۇ» دېدى. بىر ئادەم: ھەقىقەتەن كىشى ئۆزىنىڭ كىيىمى ۋە ئايىغىنىڭ چىرايلىق بولۇشىنى ياخشى كۆرىدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله ھەقىقەتەن گۈزەلدۇر. گۈزەللىكنى ياقتۇرىدۇ. تەكەببۇرلۇق دېگەن ھەقنى ئىنكار قىلىش ۋە كىشىلەرنى تۆۋەن كۆرۈشتۇر» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1576/3 ـ وعن جُنْدُبِ بن عبدِ اللَّه رضي اللَّه عنهُ قالَ: قالَ رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «قالَ رَجُلٌ: واللَّهِ لا يَغْفِرُ اللَّه لفُلانٍ، فَقَالَ اللَّه عَزَّ وَجَلَّ: مَنْ ذا الَّذِي يَتَأَلَّى عليَّ أَنْ لا أَغفِرَ لفُلانٍ إنِّي قَد غَفَرْتُ لَهُ، وَأَحْبَطْتُ عمَلَكَ» رواه مسلم.

**1576/3** ـ جۇندۇب ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر ئادەم الله بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، پالانىنى الله كەچۈرمەيدۇ؟ دېدى.

[1] سۈرە ھۇجۇرات 11 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ھۇمەزە 1 ـ ئايەت.

الله ئـەززە ۋەجەللـە: «يـالاننى كەچۈرمەسلىكىمگـە قەسـەم قىلغـان كىمكـەن ئـۇ؟ مـەن ئۇنـى مەغپىـرەت قىلدىم. سىنىڭ ئەمەلىڭنى بىكار قىلدىم» دېدى». [مۇسلىمدىن]

274 ـ باب

مۇسۇلمانغا كەلگەن كېلىشمەسلىككە خۇشال بولۇشتىن چەكلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّمَا الْمُؤْمِنُونَ إِخْوَةٌ﴾ ﴿مۆمىنلەر ھەقىقەتەن(دىندا) قېرىنداشلاردۇر﴾[1]

﴿إِنَّ الَّذِينَ يُحِبُّونَ أَنْ تَشِيعَ الْفَاحِشَةُ فِي الَّذِينَ آمَنُوا لَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ فِي الدُّنْيَا وَالآخِرَةِ﴾ ﴿مۆمىنلەر ئۈستىدە يامان سۆزلەرنىڭ تارىلىشىنى ياقتۇرىدىغان ئادەملەر، شۈبھىسىزكى، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە قاتتىق ئازابقا قالىدۇ﴾[2].

1577/1 ـ وعنْ وَاثِلَةَ بنِ الأَسْقَعِ رضي اللَّه عنْهُ قالَ: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تُظْهِرِ الشَّمَاتَةَ لأَخيك فَيرْحمْهُ اللَّهُ وَيبْتَلِيكَ» رواه الترمذي وقال: حديث حسنٌ.

وفي الباب حديثُ أَبي هريرةَ السابقُ في باب التَّجَسُّسِ: «كُلُّ المُسْلِمِ على المُسْلِمِ حرَامٌ» الحديث.

**1577/1** ـ ۋاسـىلە ئىبـنى ئەسـقە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇدىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنـداق دېگـەن: «قېرىندىشـىڭغا كەلگـەن كېلىشمەسـلىكتىن خۇشاللىنىپ كەتمىگـىن، الله ئۇنىڭغا رەھىم قىلىپ سېنى كېلىشمەسلىككە يولۇقتۇرۇپ قويمىسۇن». [تىرمىزىدىن]

275 ـ باب

شەرىئەتتە ئېتىراپ قىلىنغان نەسەبكە تىل تەككۈزۈشنىڭ ھارام‌لىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَالَّذِينَ يُؤْذُونَ الْمُؤْمِنِينَ وَالْمُؤْمِنَاتِ بِغَيْرِ مَا اكْتَسَبُوا فَقَدِ احْتَمَلُوا بُهْتَاناً وَإِثْماً مُبِيناً﴾ ﴿مۆمىنلەر ۋە مۆمىنەلەرگە قىلمىغان ئىشلارنى (چاپلاپ) ئۇلارنى رەنجىتىدىغانلار (شۇ) بۆھتاننى ۋە روشەن گۇناھنى ئۈستىگە ئارتىۋالغان بولىدۇ﴾[3].

1578/1 ـ وَعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عَنْهُ قالَ: قَالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اثْنَتَان في النَّاسِ هُمَا بِهِم كُفْرٌ: الطَّعْنُ في النَّسَبِ، والنِّيَاحَةُ على المَيِّت» رواه مسلم.

**1578/1** ـ ئـەبۇھۇرەيرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇدىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنـداق دېگـەن: «كىشىلەر ئارىسىدا ئىككى تۈرلۈك ئىش بولۇپ، ئۇ كىمدە بولسا، شۇ كىشىدە كۇپۇرلۇق بولغان بولىدۇ. بىرى: كىشىنىڭ نەسەبىگە تىل تەككۈزۈش، يەنە بىرى: مېيىتكە ئۈن سېلىپ يىغلاش». [مۇسلىمدىن]

276 ـ باب

[1] سۈرە ھۇجۇرات 10 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە نۇر 19 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئەھزاب 58 ـ ئايەت.

## ئالدامچىلىق ۋە ھىيلىگەرلىكتىن چەكلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَالَّذِينَ يُؤْذُونَ الْمُؤْمِنِينَ وَالْمُؤْمِنَاتِ بِغَيْرِ مَا اكْتَسَبُوا فَقَدِ احْتَمَلُوا بُهْتَاناً وَإِثْماً مُبِيناً﴾ ﴿مۆمىنلەر ۋە مۆمىنەلەرگە قىلمىغان ئىشلارنى (چاپلاپ) ئۇلارنى رەنجىتىدىغانلار (شۇ) بوھتاننى ۋە روشەن گۇناھنى ئۈستىگە ئارتىۋالغان بولىدۇ﴾[1].

1579/1 ـ وَعَنْ أَبي هُرَيرَةَ رضي اللَّه عنه أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «مَنْ حمَلَ عَلَيْنَا السِّلاحَ، فَلَيْسَ مِنَّا، ومَنْ غَشَّنَا، فَلَيْسَ مِنَّا» رواه مسلم.

وفي روايةٍ لَه أَنَّ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مرَّ عَلى صُبْرَةِ طَعامٍ، فَأَدْخَلَ يدهُ فيها، فَنالَتْ أَصَابِعُهُ بَلَلاً، فَقَالَ: «مَا هَذَا يا صَاحِبَ الطَّعَامِ؟» قَالَ أَصَابَتْهُ السَّمَاءُ يَا رَسُولَ اللَّه قَالَ: «أَفَلا جعَلْتَه فَوْقَ الطَّعَامِ حَتَّى يَراهُ النَّاس، مَنْ غَشَّنَا فَلَيْسَ مِنَّا».

**1579/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىزگە قورال كۆتۈرۈپ چىقىدىكەن، ئۇ بىزدىن ئەمەس. كىمكى بىزنى ئالدايدىكەن، ئۇمۇ بىزدىن ئەمەس». [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: (سېتىش ئۈچۈن قويۇلغان) بىر دۆۋە ئاشلىقنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ قېلىپ، قولىنى ئۇنىڭ ئارىسىغا تىققان ئىدى، قولىغا ھۆللۈك ئۇرۇلدى. «ئى ئاشلىق ئىگىسى! بۇ نېمە ئىش؟» دېدى. ئۇ كىشى: ئۇنىڭغا يامغۇر چۈشۈپ كەتكەن ئىدى، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەمىسە نېمىشقا ئۇنى كىشىلەر كۆرگىدەك قىلىپ ئۈستىگە چىقىرىپ قويمىدىڭ؟ كىمكى بىزنى ئالدىسا، ئۇ بىزدىن ئەمەس» دېدى، دېيىلگەن.

1580/2 ـ وَعَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «لا تَنَاجشُوا» متفقٌ عليه.

**1580/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «(مالنىڭ باھاسىنى ئۆستۈرۈش ئۈچۈن) يالغان خېرىدار ياللىماڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1581/3 ـ وَعَنْ ابنِ عُمر رضي اللَّه عَنْهُمَا، أَنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَهَى عن النَّجَشِ. متفقٌ عليه.

**1581/3** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ (مالنىڭ باھاسىنى ئۆستۈرۈش ئۈچۈن) يالغان خېرىدار ياللاشتىن توسقان. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1582/4 ـ وعَنْهُ قَالَ: ذَكَرَ رَجُلٌ لِرَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنَّهُ يُخْدعُ في البُيُوعِ؟ فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ بايَعْتَ، فَقُلْ لا خِلابَةَ» متفقٌ عليه.

**1582/4** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئۆزىنىڭ سودا ـ سېتىقتا ئالدىنىپ كېتىدىغانلىقىنى سۆزلەپ بېرىۋىدى، يەنە «كىم بىلەن سودىلاشساڭ ئۇ كىشىگە سودىدا ھىيلە قىلىش يوق دېگىن» دېدى (بۇنداق دېيىشتە مالدا مەسىلە كۆرۈلسە سېتىۋالغۇچىنىڭ يېنىۋېلىش ئىختىيارى بولىدۇ). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

---

[1] سۈرە ئەھزاب 58 ـ ئايەت.

1583/5 ـ وَعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عَنهُ قَال: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ خَبَّب زَوْجَة امْرِيءٍ، أَوْ مَمْلُوكَهُ، فَلَيْسَ مِنَّا» رواهُ أَبو داود.

**5/1583** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىراۋنىڭ ئايالىنى بۇزۇپ ياكى قۇلىنى ئالداپ ئۆزىگە قارىتىۋالسا ئۇ بىزدىن ئەمەس». [ئەبۇداۋۇد دىن]

## 277 ـ باب

## ۋەدىگە ۋاپا قىلماسلىقنىڭ هاراملىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا أَوْفُوا بِالْعُقُودِ﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! ئەھدىلەرگە (يەنى الله بىلەن سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى ۋە سىلەرنىڭ ئۆز ئاراڭلاردىكى ئەھدىلەرگە) ۋاپا قىلىڭلار﴾[1] ﴿وَأَوْفُوا بِالْعَهْدِ إِنَّ الْعَهْدَ كَانَ مَسْئُولاً﴾ ﴿ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار، ئەھدە ئۈستىدە ئەلۋەتتە سوئال ـ سوراق قىلىنىسىلەر﴾[2].

1584/1 ـ وعَنْ عبْدِ اللَّهِ بْنِ عَمْرِو بْنِ العاص رضي اللَّه عَنْهُمَا أَنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «أَرْبعٌ مَنْ كُنَّ فيهِ، كانَ مُنَافِقاً خالصاً، ومَنْ كانتْ فيه خَصْلَةٌ مِنْهُنَّ، كانَ فِيهِ خَصْلَةٌ مِنَ النِّفاقِ حتَّى يدعها: إذا أُؤتِمِنَ خانَ، وإذا حدَّثَ كَذَب، وإذا عاهَدَ غَدَر، وإذا خَاصَم فَجر». متفقٌ عليه.

**1/1584** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمدىكى بۇ تۆت خىل سۈپەت تېپىلسا ئۇ ھەقىقىي مۇناپىقتۇر. كىمدىكى شۇ سۈپەتلەرنىڭ بىرەرسى تېپىلسا ۋە ئۇنىڭدا مۇناپىقلىق بىر سۈپۈتى بولغان بولىدۇ. ❶ ئامانەت قويۇلسا خىيانەت قىلىدۇ. ❷ سۆزلىسە يالغان سۆزلەش. ❸ ۋەدە بەرسە ۋاپا قىلمايدۇ. ❹ مۇنازىرىلەشكەندە ئاغزىنى بۇزۇپ تىللاش». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1585/2 ـ وعن ابن مسعُودٍ، وابنِ عُمرَ، وأنسٍ رضي اللَّه عنهُمْ قَالُوا: قَالَ النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لِكُلِّ غَادِرٍ لِوَاءٌ يوْمَ القِيامةِ، يُقَالُ: هذِهِ غَدْرَةُ فُلانٍ» متفقٌ عليه.

**1585/2** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر بىر ۋەدىسىدە تۇرمايدىغان ھەر بىر كىشى ئۈچۈن قىيامەت كۈنىدە بىر بايراق بولۇپ بۇ پالانچىنىڭ ۋاپاسىزلىقى دېيىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1586/3 ـ وعَنْ أَبي سَعِيدٍ الخُدْرِيِّ رضي اللَّه عَنهُ أَنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «لِكُلِّ غَادِرٍ لِواءٌ عِندَ إسْتِهِ يَوْمَ القِيامةِ يُرْفَعُ لَهُ بِقدْرِ غدْرِهِ، أَلا ولا غَادِر أَعْظمُ غَدْراً مِنْ أَمير عامَّةٍ» رواه مسلم.

**1586/3** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر بىر ۋەدىسىدە تۇرمايدىغان كىشىنىڭ قىيامەت كۈنى ساغرىسىدا بىر بايراق بولۇپ،

---

[1] سۈرە مائىدە 1 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئىسرا 34 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئۇنىڭ ۋاپاسىزلىقى قانچىلىك بولسا ئۇ بايراق شۇنچە ئېگىز كۆتۈرۈلىدۇ. ئاگاھ بولۇڭلاركى ئۇممۇمنىڭ باشلىقىنىڭ ۋەدىسىدە تۇرماسلىقىدىنمۇ چوڭراق ۋاپاسىزلىق بولمايدۇ». [مۇسلىمدىن]

1587/4 ـ وعنْ أبي هُرَيرةَ رضي اللّه عنهُ عن النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «قَالَ اللّه تعالى ثَلاثَةٌ أنا خَصْمُهُمْ يومَ القِيَامَةِ: رَجُلٌ أعطَى بي ثُمْ غدَرَ، وَرَجُلٌ باع حُراً فأكل ثمَنَهُ، ورجُلٌ استَأْجرَ أجيراً، فَاسْتَوفَى مِنهُ، ولَمْ يُعْطِهِ أجْرَهُ» رواه البخاري.

**1587/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ”ئۈچ تۈرلۈك كىشى بولۇپ قىيامەت كۈنى ئۇلار بىلەن ئۆزەم دەۋالىشىمەن، بىرىنچىسى: ماڭا ۋەدە بېرىپ ۋاپاسىزلىق قىلغان، ئىككىنچىسى: بىر هۆر ئادەمنى سېتىپ ئۇنىڭ پۇلىنى يەۋالغان. ئۈچىنچىسى: بىر ئىشچىنى يالالاپ ئۇنىڭدىن تولۇق پايدىلىنىپ ئۇنىڭ ئەجرىنى بەرمىگەن ئادەم». [بۇخارىدىن]

## 278 ـ باب

## بەرگەن نەرسىگە مىننەت قىلىش چەكلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لا تُبْطِلُوا صَدَقَاتِكُمْ بِالْمَنِّ وَالْأَذَى﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر بەرگەن سەدىقەڭلارنى مىننەت قىلىش ۋە ئەزىيەت يەتكۈزۈش بىلەن بىكار قىلىۋەتمەڭلار﴾[1] ﴿الَّذِينَ يُنْفِقُونَ أَمْوَالَهُمْ فِي سَبِيلِ اللَّهِ ثُمَّ لا يُتْبِعُونَ مَا أَنْفَقُوا مَنّاً وَلا أَذىً﴾ ﴿پۇل ـ مېلىنى الله يولىدا سەرپ قىلىدىغان، ئارقىسىدىن ئۇنىڭغا مىننەت قىلمايدىغان ۋە (خىير ـ ساخاۋىتىگە ئېرىشكەنلەرنى) رەنجىتمەيدىغان كىشىلەر﴾[2].

1588/1 ـ وعنْ أبي ذَرٍّ رضي اللّه عنهُ عنِ النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «ثَلاثةٌ لا يُكلِّمُهُمْ اللّه يوْمَ القيامةِ، ولا يَنْظُرُ إليْهِمْ، ولا يُزَكِّيهِمْ وَلَهُمْ عذابٌ أليمٌ» قال: فقرأها رسولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ثَلاثَ مَرَّاتٍ. قال أبو ذرٍّ: خَابُوا وخَسِروا منْ هُمْ يا رسولَ اللّه، قال المُسبِلُ، والمَنَّانُ، والمُنَفِّقُ سلعتهُ بالحِلفِ الكَاذبِ» رواه مسلم.

**1588/1** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى الله ئۇنىڭغا گەپ قىلمايدىغان، قارىمايدىغان ۋە گۇناھىدىن پاكلىمايدىغان ئۇلارغا قاتتىق ئازاب بولىدىغان ئۈچ تۈرلۈك ئادەم بار. ئەبۇزەر دېدىكى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بۇ سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىغان ئىدى. ئۇ: خار بولىدىغان، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! زىيان تارتىدىغان كىشىلەر كىم؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىشتىنىنى سۆرىگۈچى، مىننەت قىلغۇچى، يالغان قەسەم بىلەن مېلىنىڭ بازىرىنى چىقارغۇچى» دېدى. [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئىشتىنىنى سۆرىگۈچى دەپ، يەنى كۆز ـ كۆز قىلىپ ئۆزىنىڭ كىيىمىنى ۋە ئىشتىنىنى ئوشۇقىدىن تۆۋەن قىلىپ سۆرىۋالغۇچى» دېيىلگەن.

---

[1] سۈرە بەقەرە 264 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە بەقەرە 262 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

279 ـ باب

## پەخىرلىنىش ۋە چەكتىن ئېشىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَلا تُـزَكُّوا أَنْفُسَـكُمْ هُـوَ أَعْلَـمُ بِمَـنِ اتَّقَـى﴾ ﴿سىلەر ئۆزەڭلارنى پاك ھېسابلىماڭلار. الله تەقۋادار بولغان ئادەمنى ئوبدان بىلىدۇ﴾[1] ﴿إِنَّمَا السَّبِيلُ عَلَى الَّذِينَ يَظْلِمُونَ النَّاسَ وَيَبْغُونَ فِي الأَرْضِ بِغَيْرِ الْحَقِّ أُولَئِكَ لَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ﴾ ﴿ئەيىبلىنىدىغانلار پەقەت كىشىلەرگە زۇلۇم قىلىدىغان، زېمىندا ناھەق رەۋىشتە پىتنە ـ پاسات تېرىيدىغان ئادەملەردۇر. ئەنە شۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴾[2].

1589/1 ـ وعَنْ عِياض بْنِ حمار رضي اللَّه عنْهُ قَال قَال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إن اللَّه تَعالى أَوْحَى إِليَّ أن تواضعُوا حَتى لا يبْغِيَ أَحَدٌ على أحدٍ، ولا يفْخرَ أحدٌ على أحدٍ» رواه مسلم.

**1589/1** ـ ئىياز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله تائالا ماڭا، ھېچكىم ـ ھېچكىمگە تاجاۋۇز قىلمايدىغان ۋە ھېچكىم ـ ھېچكىمگە چوڭچىلىق قىلمايدىغان بولغىچە كەمتەر بولۇڭلار» دەپ ۋەھيي قىلدى. [مۇسلىمدىن]

1590/2 ـ وعن أبي هُريرةَ رضي اللَّه عنْهُ أَنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «إذا قال الرَّجُلُ: هلَكَ النَّاسُ، فهُو أَهْلَكُهُمْ» رواه مسلم.

الرِّوايةُ المشْهُورةُ: «أَهْلَكُهُمْ» برفع الكافِ، ورُوِي بنَصبِهَا. وهذا النَّهي لمنْ قالَ ذلكَ عجْباً بِنفْسِهِ، وتصاغُراً للناسِ، وارْتِفاعاً عليْهِمْ، فهَذَا هُو الحرام، وأما منْ قالهُ لما يرى في الناس مِن نقْصٍ في أمْرِ دينِهِم، وقَالهُ تَحزُّناً عليْهِمْ، وعلى الدِّينِ، فلا بأس بهِ. هَكَذا فَسَّرهُ العُلماءُ وفصَّلوهُ، ومِمنْ قالَه مِنَ الأئمةِ الأعْلام: مالكُ ابنُ أنسٍ،والخَطَّابيُّ، والحميدِيُّ وآخرونَ، وقد أَوْضَحْته في كتاب» الأذْكَارِ».

**1590/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر ئادەم ھاكاۋۇرلۇق قىلىپ كىشىلەر ھالاك بولۇپ كەتتى دېسە، ئۇ شۇ كىشىلەرنى ھالاك قىلغان بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

280 ـ باب

## بىدئەتخور ياكى پاسىقلىقنى دېمىگەندە مۇسۇلمانلار بىر ـ بىرىنى ئۈچ كۈندىن ئارتۇق تاشلىۋېتىشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

[1] سۈرە نەجم 32 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە شۇرا 42 ـ ئايەت.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّمَا الْمُؤْمِنُونَ إِخْوَةٌ فَأَصْلِحُوا بَيْنَ أَخَوَيْكُمْ وَاتَّقُوا اللَّهَ لَعَلَّكُمْ تُرْحَمُونَ﴾ ﴿مۆمىنلەر ھەقىقەتەن (دىندا) قېرىنداشلاردۇر، (ئۇرۇشۇپ قالسا) قېرىنداشلىرىڭلارنىڭ ئارىسىنى تۈزەڭلار﴾[1] ﴿وَلاَ تَعَاوَنُواْ عَلَى الإِثْمِ وَالْعُدْوَانِ﴾ ﴿گۇناھقا ۋە زۇلۇمغا ياردەملەشمەڭلار﴾[2].

1591/1 ـ وعنْ أَنَسٍ رضي اللَّه عنهُ قال: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَقَاطَعُوا، ولا تَدابروا، ولا تباغضُوا، ولا تحاسدُوا، وكُونُوا عِبادَ اللَّهِ إخْواناً. ولا يحِلُّ لمُسْلِمٍ أنْ يهْجُرَ أَخَاهُ فَوقَ ثَلاثٍ» متفقٌ عليه.

**1591/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى: رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «مۇناسىۋەتنى ئۈزۈشمەڭلار، تەتۈر قاراشماڭلار، غەزەپ قىلىشماڭلار، ھەسەت قىلىشماڭلار، الله نىڭ قېرىنداش بەندىلىرىدىن بولۇڭلار. مۇسۇلماننىڭ بىر بۇرادىرىنى ئۈچ كۈندىن ئارتۇق تاشلىۋېتىشى (ئاداۋەت يۈزىسىدىن گەپ قىلماي) ھالال بولمايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1592/2** ـ وعن أ  أيوب رضي ا  عنه أن رسول ا  صلى ا  عليه وسلم قال: «لا ل  سلم أن يهجر أخاه فوق ثلاثة ليال: يلتقيان، فيعرض هذا ويعرض هذا، وخ  ا الذي يبدأ بالسلام» متفق عليه.

**1592/2** ـ ئەبۇئەييۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشى بىلەن ئۇچراشقاندا ھەر ئىككىلىسى يۈز ئۆرۈشكەن ھالدا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق تاشلىشىشى ھالال بولمايدۇ. ئۇ ئىككىسىنىڭ ياخشىسى باشتا سالام قىلغىنىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1593/3** ـ وعن أ  هريرة رضي ا  عنه قال: قال رسول ا  صلى ا  عليه وسلم: «تعرض الأعمال كل اثن  و  يس، فيغفر ا  لكل امرىء لا يشرك با  شيئا، إلا امرءا كانت بينه وب  أخيه شحناء، فـيقول اتركوا هذين ح  يصطلحا» رواه مسلم.

**1593/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەتنىڭ ئىشىكلىرى دۈشەنبە، پەيشەنبە كۈنى ئېچىلىدۇ. الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمىگەن ھەر بىر بەندىگە مەغپىرەت قىلىنىدۇ. لېكىن، بىر كىشىنىڭ قېرىندىشى بىلەن ئۆتتۈرىسىدا ئاداۋەتى بولسا، بۇ ئىككىسى يارىشىپ قالغىچە كېچىكتۈرۈڭلار، بۇ ئىككىسى يارىشىپ قالغىچە كېچىكتۈرۈڭلار، دېيىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1594/4 ـ وعَنْ جابِرٍ رضي اللَّه عنْهُ قَالَ: سمِعْتُ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «إنَّ الشَّيْطَانَ قَدْ أيسَ أنْ يَعْبُدهُ المُصلُّون في جَزيرةِ العربِ ولكِن في التَّحْرِيشِ بيْنهم» رواه مسلم.

**1594/4** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «شەيتان ئەرەب ئارىلىدىكى ناماز ئوقۇغۇچىلارنىڭ ئۇنىڭغا قۇللۇق قىلىشىدىن ئۈمىد ئۈزدى. لېكىن، ئۇ مۇسۇلمانلار ئارىسىغا بۆلگۈنچىلىك سېلىش كويىدادۇر». [مۇسلىمدىن]

[1] سۈرە ھۇجۇرات 10 ـ ئايەت.
[2] سۈرە مائىدە 2 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

1595/5 - وعنْ أبي هريرة رضي اللَّه عَنْه قَال: قال رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم» لا يَحِلُّ لمسْلِمٍ أنْ يهْجُرَ أخَاه فوْقَ ثَلاثٍ، فمنْ هَجر فَوْقَ ثلاثٍ فمات دخَل النَار» . رواهُ أبو داود بإسْنادٍ على شرْطِ البخاري ومسلم .

**1595/5 -** ئـەبۇھۇرەيرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇدىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام مۇنداق دېگەن: « مۇسۇلمانىنىڭ ئۆز قېرىندىشىنى ئۈچ كۈندىن ئارتۇق تاشلىۋېتىشى (ئاداۋەت يۈزىسىدىن گەپ قىلماي) ھالال بولمايدۇ. كىمكى ئۈچ كۈندىن ئارتۇق تاشلىشىپ شۇ ھالەتتە ئۆلۈپ كەتسە دوزاخقا كىرىدۇ » . [ئەبۇداۋۇدتىن]

1596/6 - وعَنْ أبي خرَاشٍ حدْرَدِ بن أبي حدْردٍ الأسْلمي، ويُقَالُ السُّلمي الصَّحابي رضي اللَّه عَنْهُ أنَّهُ سَمِعَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «منْ هَجر أخاهُ سَنَةً فَهُو كَسفْكِ دمِهِ» . رواه أبو داود بإسناد صحيح .

**1596/6 -** ئەبۇخىراش رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: « كىمكى ئۆز قېرىندىشىنى بىر يىل تاشلىۋەتسە ئۇنىڭ قېنىنى تۆككەنگە (دۈشمەنلىك بىلەن ئۆلتۈرگەنگە) ئوخشاش » . [ئەبۇداۋۇدتىن]

1597/7 - وعنْ أبي هُرَيْرةَ رضي اللَّه عَنْهُ أنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «لا يَحِلُّ لُمؤْمِنٍ أنْ يهْجُرَ مُؤْمِناً فَوْقَ ثَلاثٍ، فَإنْ مرَّتْ بِهِ ثَلاثٌ، فَلْيَلْقَهُ، ولْيُسَلِّمْ عَلَيْهِ، فَإن رَدَّ عليهِ السَّلام، فقَدِ اشْتَرَكَا في الأجْرِ، وإنْ لَمْ يَرُدَّ عَلَيْهِ، فَقَدْ باءَ بالإثم، وخَرَجَ المُسلِّمُ مِن الهجْرةِ» .

رواهُ أبو داود بإسنادٍ حسن . قال أبو داود: إذا كَانَتِ الهجْرَةُ للَّهِ تَعالى فَلَيْس مِنْ هذَا في شيءٍ .

**1597/7 -** ئـەبۇھۇرەيرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇدىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام مۇنداق دېگەن: « مۆمىننىڭ يەنە بىر مۆمىننى ئۈچ كۈندىن ئارتۇق تاشلىۋېتىشى (ئاداۋەت يۈزىسىدىن گەپ قىلماي) ھالال ئەمەس، ئەگەر ئۈچ كۈن ئۆتۈپ كەتسە، ئۇنى ئىزدەپ كېلىپ سالام قىلسۇن. ئەگەر ئۇ سالامنى قايتۇرسا ئەجىردە ئىككىسى شېرىكلىشىدۇ. ئەگەر سالامنى قايتۇرمىسا گۇناھنى ئېلىپ قايتىدۇ. سالام قىلغۇچى تاشلاشقانىنىڭ گۇناھىدىن خالاس بولىدۇ » . [ئەبۇداۋۇدتىن]

ئـەبۇداۋۇد: ئەگەر تاشلىشىش الله رازىلىقى ئۈچۈن بولسا، بۇنىڭدا ھېچقانداق گۇناھ بولمايدۇ، دەيدۇ.

## 281 - باب

## ئۈچ كىشى بىر يەردە بولۇپ، زۆرۈرىيەت بولمىسا ئۈچىنچى بىر ئادەمنىڭ رۇخسىتىنى ئالماي ئىككى كىشىنىڭ پىچىرلىشىشىدىن ياكى ئۈچىنچى كىشى بىلمەيدىغان تىل بىلەن سۆزلىشىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّمَا النَّجْوَى مِنَ الشَّيْطَانِ﴾ ﴿گۇناھ توغرىسىدا پىچىرلىشىش شەيتان تەرىپىدىن بولغاندۇر﴾[1].

1598/1 ـ وعن ابْنِ عُمَرَ رضي اللَّه عنْهُمَا أَنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «إذا كَانُوا ثَلاثَةً، فَلا يَتَنَاجَى اثْنَانِ دُونَ الثَّالِثِ» متفقٌ عليه. ورواه أبو داود وَزاد: قَالَ أَبُو صالح: قُلْتُ لابْنِ عُمرَ: فأربعة؟ قَالَ: لا يضرُّكَ».

ورواه مالك في» المُوطأ»: عنْ عبْدِ اللَّهِ بنِ دِينَارٍ قَالَ: كُنْتُ أَنَا وَابْنُ عُمرَ عِند دارِ خالِدِ بن عُقبَةَ التي في السُّوقِ، فَجاءَ رجُلٌ يُرِيدُ أَنْ يُنَاجِيَهُ، ولَيْس مع ابنِ عُمر أَحَدٌ غَيْري، فدعا ابنُ عُمرَ رجُلاً آخر حتَّى كُنَّا أَرْبَعَةً، فقال لي وللرَّجُلِ الثَّالِثِ الَّذي دَعا: اسْتَأْخِرا شَيْئاً، فإنِّي سَمِعْتُ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «لا يَتَنَاجَى اثْنَانِ دونَ وَاحِدٍ».

**1598/1** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «ئەگەر ئۈچ كىشى بولسا ئۈچۈنچىسىنى قايرىپ قويۇپ ئىككىسى پىچىرلاشمىسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئەبۇداۋۇدنىڭ رىۋايىتىدە: ئەبۇسالىھ مۇنداق دېگەن: مەن ئىبنى ئۆمەرگە: تۆت ئادەم بولسىچۇ؟ دېسەم ئۇ: ئۇنداقتا كېرەك يوق دېدى.

مالىكنىڭ «مۇۋەتتا» دېگەن كىتابىدا ئابدۇللاھ ئىبنى دىنارنىڭ رىۋايىتىدە: ئابدۇللاھ مۇنداق دېدى: مەن ۋە ئىبنى ئۆمەر خالىد ئىبنى ئۇقبەنىڭ بازاردىكى ئۆيىدە ئىدۇق. بىر كىشى كېلىپ ئىبنى ئۆمەر بىلەن ئايرىم سۆزلەشمەكچى بولدى. ئۇنىڭ يېنىدا مەندىن باشقا كىشى بولمىغاچقا، ئۇ يەنە بىر كىشىنى چاقىرىپ كىردى. بىز تۆت ئادەم بولدۇق، ئاندىن ئۇ مەن بىلەن ئۇزى چاقىرىپ كىرگەن كىشىگە: ئەمدى ئىككىڭلار كەينىدە تۇرۇپ تۇرساڭلار، چۈنكى مەن رەسۇلۇللاھنىڭ: «ئىككى كىشى ئۈچىنچى كىشىنى يالغۇز قالدۇرۇپ پىچىرلاشمىسۇن» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان، دېدى.

1599/2 ـ وَعن ابنِ مسْعُودٍ رضي اللَّه عنهُ أَنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إذا كُنْتُمْ ثَلاثة، فَلا يَتَنَاجى اثْنَانِ دُونَ الآخَرِ حتَّى تَخْتَلِطُوا بالنَّاسِ، مِنْ أَجْلِ أَنَّ ذَلكَ يُحزِنُهُ» متفقٌ عليه.

**1599/2** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «سىلەر ئەگەر ئۈچ كىشى بولساڭلار باشقىلار بىلەن ئارىلىشىپ كەتمىگىچىلىك بىرىنى ئايرىپ قويۇپ ئىككىسى پىچىرلاشمىسۇن» (چۈنكى بۇنداق قىلىش ئۈچىنچى كىشىنى رەنجىتىپ قويىدۇ). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 282 ـ باب

## قۇلنى، چارۋا ـ ماللىرىنى، ئاياللىنى ۋە بالىلىرىنى دىنىي ئاساسسىز ياكى ئەدەبلەش ئۈچۈن چېكىدىن ئاشۇرۇپ جازالاشتىن چەكلەش توغرىسىدا

[1] سۈرە مۇجادەلە 10 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَبِالْوَالِدَيْنِ إِحْسَاناً وَبِذِي الْقُرْبَى وَالْيَتَامَى وَالْمَسَاكِينِ وَالْجَارِ ذِي الْقُرْبَى وَالْجَارِ الْجُنُبِ وَالصَّاحِبِ بِالْجَنْبِ وَابْنِ السَّبِيلِ وَمَا مَلَكَتْ أَيْمَانُكُمْ إِنَّ اللَّهَ لا يُحِبُّ مَنْ كَانَ مُخْتَالاً فَخُوراً﴾ ﴿ئاتا ـ ئانىلارغا، خىش ـ ئەقرىبالىرىڭلارغا، يىتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، يېقىن خوشنىغا، يىراق خوشنىغا، ياندىكى ھەمراھقا، مۇساپىرغا، قول ئاستىڭلاردىكى قۇل ـ چۆرىلەرگە ياخشىلىق قىلىڭلار، شۈبھىسىزكى، الله مۇتەكەببىر ماختانچاقنى ياقتۇرمايدۇ﴾[1].

1600/1 ـ وَعنِ ابنِ عُمر رضي اللَّه عنْهُما أنَّ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «عُذِّبتِ امْرَأَةٌ في هِرَّةٍ حبستها حَتَّى ماتَتْ، فَدَخلَتْ فِيهَا النَّارَ، لا هِيَ أطْعمتْهَا وسقَتْها، إذ هي حبَسَتْهَا ولا هِي تَركَتْهَا تَأْكُلُ مِنْ خَشَاشِ الأَرض» متفقٌ عليه.

**1600/1** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر ئايال بىر مۈشۈكنى نە تائام بېرىپ سۇغارماي، نە زېمىندىكى جانلىقلارنى يېيىشكە قويۇپ بەرمەي، ئۆلۈپ قالغۇچە سولاپ قويغانلىقى ئۈچۈن دوزاخقا كىرىپ ئازابلانغان». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1601/2 ـ وعنْهُ أَنَّهُ مرَّ بِفِتْيَانٍ مِنْ قُريْشٍ قَدْ نصبُوا طَيْراً وهُمْ يرْمُونَهُ وقَدْ جعلُوا لِصاحبِ الطَّيْرِ كُلَّ خَاطِئةٍ مِنْ نَبْلِهِمْ، فَلَمَّا رأَوُا ابنَ عُمرَ تفرَّقُوا فَقَالَ ابنُ عُمَرَ: منْ فَعَلَ هذا؟ لَعنَ اللَّه مَن فَعلَ هذا، إنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لَعَنَ من اتَّخَذَ شَيْئاً فِيهِ الرُّوحُ غَرضاً. متفقٌ عليه.

**1601/2** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئىبنى ئۆمەر تەگمەي قالغان ئوقنى قۇش ئىگىسىگە بېرىش شەرتى بىلەن تىرىك قۇشنى نىشان قىلىۋېلىپ ئوق ئېتىشىپ ئويناۋاتقان قۇرەيش ياشلىرىنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ قالدى. ئۇلار ئىبنى ئۆمەرنى كۆرۈپ تاراپ كېتىشۈدى. ئۇ: بۇ ئىشنى كىم قىلدى؟ الله بۇ ئىشنى قىلغان كىشىگە لەنەت قىلسۇن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جېنى بار نەرسىنى نىشان قىلغان كىشىگە لەنەت ئېيتقان، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1602/3 ـ وعَنْ أَنَسٍ رضي اللَّه عنْهُ قَال: نَهَى رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنَّ تُصْبَرَ الْبَهَائِمُ. متفقٌ عليه، ومَعْنَاه: تُحْبسَ لِلْقَتْلِ.

**1602/3** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايۋانلارنى قاماپ قويۇپ (بىر نەرسە بىلەن ئېتىپ) ئۆلتۈرۈشنى چەكلىگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1603/4 ـ وَعَنْ أَبِي عَلِيٍّ سُوَيْدِ بنِ مُقَرِّنٍ رضي اللَّهُ عنْهُ، قَالَ: لَقَدْ رَأَيْتُني سابِعَ سبْعَةٍ مِنْ بني مُقرِّنٍ مَالنَا خَادِمٌ إلاَّ واحِدةٌ لَطمها أصْغرُنَا فأَمَرنَا رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنْ نُعْتِقَهَا. رواه مسلم. وفي روايةٍ: «سابِع إخْوةٍ لي».

**1603/4** ـ ئەبۇئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن مۇقەررىنىنىڭ يەتتە ئوغلىنىڭ بىرى بولىمەن. بىزنىڭ بىرلا خىزمەتكارىمىز بار ئىدى. ئۇنى بىزنىڭ ئەڭ كىچىك

[1] سۈرە نىسا 36 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

قېرىندىشىمىز بىر كاچات ئۇرۇپ قويغان ئىدى. رەسۇلۇللاھ بىزنى ئۇ قۇلنى ئازاد قىلىۋېتىشكە بۇيرىدى. [مۇسلىمدىن]

1604/5 ـ وعنْ أبي مَسْعُودٍ البدْرِيِّ رضيَ اللَّه عنْهُ قَال: كُنْتُ أَضْرِبُ غلاماً لي بالسَّوطِ، فَسمِعْتُ صوتاً مِنْ خَلفي: «اعلَمْ أبا مَسْعُودٍ» فَلَمْ أَفْهَمْ الصَّوْتَ مِنَ الْغَضب، فَلَمَّا دنَا مِنِّي إذا هُو رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَإِذا هُو يَقُولُ: «اعلَمْ أبا مسْعُودٍ اعلَمْ أبا مسْعُودٍ» قال: فألقيت السوط من يدي، فقال: «اعلَمْ أبا مسْعُودٍ أنَّ اللَّه أقْدرُ علَيْكَ مِنْكَ عَلى هذا الغُلامِ» فَقُلْتُ: لا أضْربُ مملُوكاً بعْدَهُ أبداً.

وفي روَايةٍ: فَسَقَطَ السَّوْطُ مِنْ يدي مِنْ هيْبتِهِ.

وفي روايةٍ: فقُلْتُ: يَا رسُول اللَّه هُو حُرٌّ لِوجْهِ اللَّه تعالى فَقَال: «أمَا لوْ لَمْ تَفْعَلْ، لَلَفَحَتْكَ النَّارُ، أوْ لَمسَّتكَ النَّارُ» رواه مسلم. بهذهِ الرواياتِ.

**1604/5** ـ ئەبۇمەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن بىر خىزمەتكارىمنى قامچا بىلەن ئۇرۇۋاتقان ئىدىم، كەينى تەرىپىمدىن: "بىلگىن ئەي ئەبۇمەسئۇد!" دېگەن ئاۋازنى ئاڭلىدىم. مەن ئاچچىقلىنىپ تۇرغانلىقتىن ئۇنىڭ نېمە ئاۋاز ئىكەنلىكىنى بىلەلمىدىم. ئاۋاز قىلغۇچى يېقىنلاشقاندا قارىسام ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىكەن. ئۇ ماڭا مۇنداق دەۋېتىپتۇ: «بىلگىن ئەي ئەبۇمەسئۇد! الله ساڭا سەن بۇ قۇلغا قادىر بولغىنىڭدىنمۇ قادىردۇر». مەن بۇ گەپنى ئاڭلاپ: بۇندىن كېيىن ھەرگىز قۇل ئۇرمايمەن، دەۋەتتىم.

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەيۋىتىدىن قولۇمدىن قامچا چۈشۈپ كەتتى، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بۇ قۇلنى الله رازىلىقى ئۈچۈن ئازاد، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر شۇنداق قىلمىغان بولساڭ،سېنى ئوت كۆيدۈرگەن بولاتتى ياكى تۇتاتتى» دېدى، دېيىلگەن. [مۇسلىمدىن]

1605/6 ـ وَعنِ ابْنِ عُمر رضي اللَّه عنْهُمَا أنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «منْ ضرب غُلاماً له حَداً لم يأْتِهِ، أو لَطَمَهُ، فإن كَفَّارتَهُ أن يُعْتِقَهُ» رواه مسلم.

**1605/6** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئۆز قۇلىنى ئۇرۇشقا لايىق بولمىسىمۇ ئۇرسا ياكى كاچاتلىسا ئۇنىڭ كاپارىتى ئۇ قۇلنى ئازاد قىلىشتۇر». [مۇسلىمدىن]

1606/7 ـ وعن هِشَام بن حكيم بن حزامٍ رضي اللَّهُ عنْهُما أنَّهُ مرَّ بالشَّامِ على أنَاسٍ مِنَ الأنباطِ، وقدْ أُقِيمُوا في الشَّمْس، وصُبَّ على رُؤُوسِهِم الزَّيْتُ، فَقَال: ما هَذا؟ قِيل: يُعَذَّبُونَ في الخَراج، وَفي رِوايةٍ: حُبِسُوا في الجِزيةِ. فَقَال هِشَامٌ: أشْهَدُ لسمِعْتُ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «إن اللَّه يُعذِّبُ الذِينَ يُعذِّبُونَ النَّاس في الدُّنْيا» فَدَخَل على الأمِيرِ، فحدَّثَهُ، فَأمر بهم فخُلُّوا. رواه مسلم» الأنبَاطُ» الفلاَّحُونَ مِنَ العجمِ.

**1606/7** ـ ھىشام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ شام دىيارىدا ئاپتاپتا تۇرغۇزۇلۇپ باشلىرىغا ماي قۇيۇلۇۋاتقان دېھقانلارنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ قالدى ۋە: بۇ نېمە ئىش؟ دەپ سورىدى. بۇلار

بېرىپ بولالمىغان تۆلەم ھەققىدە ئازابلىنىۋاتقانلار دېيىلىۋېدى، ھىشام: گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «الله دۇنيادا كىشىلەرنى ئازابلىغان ئادەملەرنى ئازابلايدۇ» دەپ ۋالىينىڭ يېنىغا كىرىپ بۇ ھەدىسنى سۆزلەپ بېرىۋېدى ۋالىي بۇيرۇق چۈشۈرۈپ ئۇلارنى قويۇپ بەردى. [مۇسلىمدىن]

1607/8 ـ وعنِ ابنِ عبَّاسٍ رضي اللَّه عَنْهما قَال: رأى رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حِماراً مْوسُومَ الوجْهِ، فأَنْكَر ذلكَ؟ فَقَال: وَاللَّهِ لا أَسِمُهُ إلا أَقْصى شَيءٍ مِنَ الوجْهِ، وَأَمرَ بِحِمَارِهِ، فَكُوِيَ في جاعِرتَيْهِ، فهو أَوَّلُ مَنْ كوى الجَاعِرتَيْنِ. رواه مسلم.

**1607/8** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۈزى تەرەپكە داغلىنىپ بەلگە قويۇلغان بىر ئېشەكنى كۆرۈپ بۇنى ياقتۇرمىدى. ئاندىن ئىبنى ئابباس: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن ئېشەككە بەلگە قويماقچى بولسام، يۈزىدىن باشقا يەرگە بەلگە قويىمەن، دەپ ئۆزىنىڭ ئېشەكنىڭ كاسىسىغا داغلاتقۇزدى. شۇنىڭ بىلەن ئىبنى ئابباس ئېشەكنىڭ كاسىسىغا داغلاپ بەلگە قويغان تۇنجى كىشى بولۇپ قالدى. [مۇسلىمدىن]

1608/9 ـ وعَنْهُ أنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: مَرَّ علَيهِ حِمَارٌ قد وُسِم في وجْهِه فقَال: لعن اللَّه الَّذي وسمهُ» رواه مسلم. وفي رواية لمسلم أيضاً: نَهى رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عن الضَّرْبِ في الوجهِ، وعنِ الوسْمِ في الوجهِ.

**1608/9** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدىن يۈزى داغلانغان بىر ئېشەك ئۆتكەن ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ ئېشەكنىڭ يۈزىنى داغلىغۇچىغا الله لەنەت قىلسۇن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۈزگە ئۇرۇش ۋە يۈزگە بەلگە قويۇشتىن چەكلىگەن، دېيىلگەن.

## 283 ـ باب

### ھەر قانداق ھايۋاننى، ھەتتا چۈمۈلىنىمۇ ئوت بىلەن ئازابلاشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1609/1 ـ عنْ أَبي هُريْرة رضي اللَّه عنْهُ قَال: بعثنا رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في بعثٍ فَقال: «إنْ وجدْتُم فُلاناً وفُلاناً» لِرجُلَيْنِ مِنْ قُريش سمَّاهُمَا» فأَحْرِقُوهُمَا بالنَّارِ» ثُمَّ قَال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حِينَ أَردْنا الخُرُوج: «إنِّي كُنْتُ أَمرْتُكمْ أَن تُحْرِقُوا فُلاناً وفُلاناً، وإنَّ النَّار لا يُعَذبُ بِهَا إلا اللَّه، فَإنْ وجَدْتُموهُما فَاقْتُلُوهُما» رواه البخاري.

**1609/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى بىر قوشۇن بىلەن ئەۋەتىپ، قۇرەيشتىن بولغان ئىككى كىشىنى ئاتاپ تۇرۇپ: «پالان ـ پالاننى تېپىۋالساڭلار، ئۇ ئىككىسىنى ئوت بىلەن كۆيدۈرۈۋېتىڭلار» دېدى. ئاندىن بىز ماڭايلى، دەپ تۇرساق

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىلەرگە پالان ـ پالانچىلارنى ئوت بىلەن كۆيدۈرۈۋېتىڭلار دېگەن ئىدىم. ئوت بىلەن ئازابلاش الله غىلا خاس، ئەگەر ئۇلارنى تاپساڭلار، ئۆلتۈرۈۋېتىڭلار» دېدى. [بۇخارىدىن]

1610/2 ـ وعن ابنِ مسْعُودٍ رضي اللَّه عنْهُ قَال: كُنَّا مع رسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في سفَر، فَانْطَلَقَ لِحَاجتِهِ، فرأَيْنَا حُمَّرةً معهَا فَرْخَانِ، فَأَخذْنَا فَرْخيْها، فَجَاءتْ الحُمَّرةُ تَعْرِشُ فجاءَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقال: «منْ فَجع هذهِ بِولَدِهَا؟ رُدُّوا ولَدها إِليْهَا» ورأى قَرْيَةَ نَمْلٍ قَدْ حرَّقْنَاهَا، فَقَال: «مَنْ حرَّقَ هذِهِ؟» قُلْنَا: نَحْنُ. قَالَ: «إِنَّهُ لا ينْبَغِي أَنْ يُعَذِّب بالنَّارِ إِلاَّ ربُّ النَّارِ». رواه أبو داود بإسناد صحيح.

**1610/2** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىر سەپەردە ئىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھاجەتكە كەتكەن ئىدى. بىز بىر قىزىل قۇشنى ئىككى باچكىسى بىلەن كۆرۈپ، ئۇنىڭ ئىككى باچكىسىنى ئېلىۋالغان ئىدۇق. قۇش ئۇستىمىزدە سايە تاشلاپ ئەگىگىلى تۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېلىپ: «بالىسىنى ئېلىۋېلىپ بۇ قۇشنى كىم بىئارام قىلدى؟ ئۇنىڭغا بالىسىنى قايتۇرۇپ بېرىڭلار» دېدى. كېيىن بىز بىر چۈمۈلە ئۇۋىسىنى كۆيدۈرۈۋەتتۇق. بۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆرۈپ: «بۇنى كىم كۆيدۈردى؟» دېدى. بىز: بىز، دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئوت بىلەن ئازابلاشقا پەقەت ئوتنىڭ رەببى بولغان الله لا لايىقتۇر» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 284 – باب

### بايلارنىڭ قەرز ئىگىلىرىگە قەرزنى كېچىكتۈرۈپ قايتۇرۇشىنىڭ ھارام ئىكەنلىكى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿إِنَّ اللَّهَ يَأْمُرُكُمْ أَنْ تُؤَدُّوا الأَمَانَاتِ إِلَى أَهْلِهَا﴾ ﴿شۈبھىسىزكى، الله سىلەرنى ئامانەتلەرنى ئىگىسىگە قايتۇرۇشقا، كىشىلەر ئارىسىدا ھۆكۈم قىلغاندا ئادىل ھۆكۈم قىلىشقا بۇيرۇيدۇ﴾[1] ﴿فَإِنْ أَمِنَ بَعْضُكُمْ بَعْضاً فَلْيُؤَدِّ الَّذِي اؤْتُمِنَ أَمَانَتَهُ﴾ ﴿ئاراڭلاردا بىرىڭلار بىرىڭلارغا ئىشىنىپ ئامانەت قويسا، ئۇ چاغدا ئامانەتنى ئالغۇچى ئادەم ئامانەتنى تاپشۇرسۇن (يەنى قەرز بەرگۈچى قەرز ئالغۇچىغا ئىشىنىپ ئۇنىڭدىن بىر نەرسىنى گۆرۈ ئالمىسا، قەرزدار قەرزنى دېيىشكەن ۋاقىتتا قايتۇرسۇن)﴾[2].

1611/1 ـ وَعَنْ أَبي هُريرَةَ رضي اللَّه عنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَطْلُ الغَنِيِّ ظُلْمٌ، وَإِذَا أُتبِعَ أَحَدُكُمُ عَلى مَلِيءٍ فَلْيَتْبَعْ» متفقٌ عليه.

**1611/1** ـ ئەبۇھۇرەيرەدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، (الله ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «باي كىشىنىڭ قەرز قايتۇرۇشنى كېچىكتۈرۈۋېتىشى زۇلۇم قىلغانلىقتۇر. بىرىڭلارنىڭ قەرزى باشقا بىرسىگە ھاۋالە قىلىنسا ئۇنى قوبۇل قىلسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 285 ـ باب

---

[1] سۈرە نىسا 58 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە بەقەرە 283 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمگە: ساڭا مۇنداق نەرسىنى سوۋغا قىلدىم دەپ قويۇپ قارشى تەرەپ تاپشۇرۇپ ئېلىشتىن بۇرۇن يېنىۋېلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، تاپشۇرۇپ ئالغاندىن كېيىن يېنىۋېلىشى هارام، ئۆزىنىڭ بالىسىغا قىلغان سوۋغىسىدىن بالىسى تاپشۇرۇپ ئالغان بولسۇن ياكى ئالمىغان بولسۇن، يېنىۋېلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى ۋە سەدىقە، زاكات، كەففارەتتىن بىرەر نەرسىنى بىر ئادەمگە بېرىپ كېيىن شۇ بەرگەن ئادەمدىن سېتىۋېلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، ئەگەر بېرىلگەن ئادەمدىن باشقا بىر ئادەمنىڭ قولىغا ئۆتۈپ كەتكەندىن كېيىن سېتىۋالسا دۇرۇس بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

1612/2 ـ ابنِ عَبَّاسٍ رضي اللَّه عنْهُما أن رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «الَّذِي يعُودُ في هِبَتِهِ كَالكَلبِ يرجعُ في قَيْئِهِ» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ: «مَثَلُ الَّذي يَرجِعُ في صدقَتِهِ، كَمَثَلِ الكَلْبِ يَقيءُ، ثُمَّ يعُودُ في قَيْئِهِ فَيَأْكُلُهُ».

وفي روايةٍ: «العائِدُ في هِبَتِهِ كالعائدِ في قَيْئِهِ».

**1612/2** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بەرگەن سوۋغىسىدا ياندۇرۇپ ئېلىۋالىدىغان كىشى ئۆز قۇسۇقىنى يېگەن ئىتقا ئوخشايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «بەرگەن سەدىقىسىدە يېنىۋالىدىغان كىشى، قۇسۇپ ئاندىن قۇسۇقنى يەيدىغان ئىتقا ئوخشايدۇ» دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «سوۋغىسىدا يېنىۋالغۇچى قۇسۇقنى يېگۈچىگە ئوخشايدۇ» دېيىلگەن.

1613/3 ـ عَنْ عُمَرَ بن الخَطَّابِ رضي اللَّه عنْهُ قَالَ: حَمَلْتُ عَلى فَرَسٍ في سبيلِ اللَّه فأَضَاعَهُ الَّذي كَانَ عِنْدَه، فَأَردتُ أَنْ أَشْتَرِيَهُ، وظَنَنْتُ أَنَّهُ يَبيعُهُ بِرُخْصٍ، فسَأَلتُ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقَالَ: «لا تَشتَرِهِ ولَا تَعُدْ في صدَقَتِكَ وإِن أَعْطَاكَهُ بِدِرْهَمٍ، فَإِنَّ الْعَائد في صَدَقَتِهِ كَالْعَائِدِ في قَيْئِهِ» متفقٌ عليه.

قوله: «حمَلْتُ عَلى فَرسٍ في سَبيلِ اللَّه» معْنَاهُ: تَصدَّقْتُ بِهِ عَلى بعْضِ الْمُجاهِدِينَ.

**1613/3** ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: مەن بىر ئاتنى اللہ رازىلىقى ئۈچۈن سەدىقە قىلغان ئىدىم. كېيىن ئۇنى سەدىقە قىلغان ئادەمدىن ئۇنى ئەرزان سېتىۋېتەرمىكىن، دەپ گۇمان قىلىپ بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى سېتىۋالغىن ئۆزەڭ سەدىقە قىلغان نەرسەڭنى ساڭا بىر دەرھەمگە بەرسىمۇ ئۇنى ئالمىغىن، چەزمەن ئۆزىنىڭ سەدىسىقىسىنى قايتۇرۇپ ئالغان ئادەم ئۆزىنىڭ قوسىقىنى يېگەن ئادەمگە ئوخشاشتۇر».

## 286 ـ باب

## يېتىمنىڭ مېلىنى يېيىشنىڭ هاراملىقىنى تەكىتلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّ الَّذِينَ يَأْكُلُونَ أَمْوَالَ الْيَتَامَى ظُلْماً إِنَّمَا يَأْكُلُونَ فِي بُطُونِهِمْ نَاراً وَسَيَصْلَوْنَ سَعِيراً﴾ ﴿زۇلۇم قىلىپ يېتىملەرنىڭ مال ـ مۈلكىنى (ناھەق) يەۋالىدىغانلار، شۈبھىسىزكى قورسىقىغا (قىيامەت كۈنى يېنىپ تۇرىدىغان) ئوتنى يەۋالغان بولىدۇ، ئۇلار يېنىپ تۇرغان ئوتقا (يەنى دوزاخقا) كىرىدۇ﴾[1] ﴿وَلا تَقْرَبُوا مَالَ الْيَتِيمِ إِلاَّ بِالَّتِي هِيَ أَحْسَنُ﴾ ﴿يېتىمنىڭ مېلىنى تاكى ئۇ بالاغەتكە يەتكەنگە قەدەر ئۇنىڭغا ئەڭ پايدىلىق ئۇسۇلدا تەسەررۇپ قىلىڭلار﴾[2]

﴿وَيَسْأَلُونَكَ عَنِ الْيَتَامَى قُلْ إِصْلاحٌ لَهُمْ خَيْرٌ وَإِنْ تُخَالِطُوهُمْ فَإِخْوَانُكُمْ وَاللَّهُ يَعْلَمُ الْمُفْسِدَ مِنَ الْمُصْلِحِ﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئۇلار سەندىن يېتىملەر توغرىسىدا سورىشىدۇ، ئېيتقىنكى، (تەربىيىلەش، ماللىرىنى ئۆستۈرۈپ) ئۇلارنى تۈزەش ياخشىدۇر. ئۇلار بىلەن (ئۇلارغا پايدىلىق بولغان رەۋىشتە) ئارىلىشىپ ياشىساڭلار، ئۇ چاغدا (يەنى ئۇلارغا قېرىنداشلارچە مۇئامىلە قىلساڭلار) ئۇلار سىلەرنىڭ دىنىي قېرىنداشلىرىڭلاردۇر. الله (يېتىملەر نىڭ ئىشلىرىنى) بۇزغۇچى ۋە تۈزىگۈچىنى بىلىپ تۇرىدۇ. ئەگەر الله خالىسا، سىلەرنى (قىيىن ئىشقا تەكلىپ قىلىش بىلەن) چۈقۈم جاپاغا سالاتتى. الله ھەقىقەتەن غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾[3].

1614/1 ـ عن أبي هُرِيْرة رضي اللَّه عَنْهُ عَن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «اجْتَنِبُوا السَّبْعَ الْمُوبِقَاتِ، قَالُوا: يا رَسُولَ اللَّه ومَا هُنْ؟ قال: الشِّرْك بِاللَّهِ، وَالسِّحْرُ وَقَتْلُ النَّفْسِ التي حرَّمَ اللَّهُ إلاَّ بِالحقِّ، وَأَكْلُ الرِّبَا، وَأَكْلُ مال اليتِيمِ. والتَّولِّي يومَ الزَّحْفِ، وقذفُ الْمُحْصنَاتِ الْمُؤمِنَات الغافِلاتِ» متفقٌ عليه.

**1614/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر ھالاك قىلغۇچى يەتتە خىل گۇناھلاردىن ساقلىنىڭلار» ساھابىلەر: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇلار قايسىلار؟ دېدى . پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇلار الله غا شېرىك كەلتۈرۈش، سېھىرگەرلىك قىلىش، الله تائالا ئۆلتۈرۈشنى چەكلىگەن جانلارنى بىگۇناھ ئۆلتۈرۈۋېتىش، جازانىنى يېيىش، يېتىملارنىڭ مال ـ مۈلكىنى يەۋېلىش، جىھاد مەيدانىدىن قېچىش، پاك، ئىپپەتلىك تەقۋادار ئاياللارغا بوھتان چاپلاشتۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 287 ـ باب

## جازانىنىڭ قاتتىق ھاراملىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿الَّذِينَ يَأْكُلُونَ الرِّبَا لا يَقُومُونَ إِلاَّ كَمَا يَقُومُ الَّذِي يَتَخَبَّطُهُ الشَّيْطَانُ مِنَ الْمَسِّ ذَلِكَ بِأَنَّهُمْ قَالُوا إِنَّمَا الْبَيْعُ مِثْلُ الرِّبَا وَأَحَلَّ اللَّهُ الْبَيْعَ وَحَرَّمَ الرِّبَا فَمَنْ جَاءَهُ مَوْعِظَةٌ مِنْ رَبِّهِ فَانْتَهَى فَلَهُ مَا سَلَفَ وَأَمْرُهُ إِلَى اللَّهِ وَمَنْ عَادَ فَأُولَئِكَ أَصْحَابُ النَّارِ هُمْ فِيهَا خَالِدُونَ يَمْحَقُ اللَّهُ الرِّبَا وَيُرْبِي الصَّدَقَاتِ}إلى قوله تعالى: يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اتَّقُوا اللَّهَ وَذَرُوا مَا بَقِيَ مِنَ الرِّبَا﴾ ﴿جازانە، ئۆسۈم يېگەن ئادەملەر (قىيامەت كۈنى گۆرلىرىدىن) جىن چېپىلىپ قالغان ساراڭ ئادەملەردەك قوپىدۇ. بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى،

[1] سۈرە نىسا 10 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ئەنئام 152 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە بەقەرە 220 ـ ئايەت.

ئۇلار اللّٰه هارام قىلغان ئىشنى هالال بىلىپ: «سودا ـ سېتىق جازانىگە ئوخشاش (جازانە نېمىشقا هارام بولىدۇ؟)» دېدى. اللّٰه سودا ـ سېتىقنى هالال قىلدى. جازانىنى (بەدەلسىز بولغانلىقى، شەخسكە ۋە جەمئىيەتكە زىيانلىق بولغانلىقى ئۈچۈن) هارام قىلدى. كىمكى پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ۋەز ـ نەسىهەت كەلگەندىن كېيىن (يەنى جازانە مەنئىي قىلىنغاندىن كېيىن ئۇنىڭدىن) يانسا، بۇرۇن ئالغىنى ئۆزىنىڭ بولىدۇ. ئۇنىڭ ئىشى اللّٰه غا تاپشۇرۇلىدۇ (يەنى اللّٰه خالىسا ئۇنى كەچۈرىدۇ، خالىسا جازالايدۇ). قايتا جازانە قىلغانلار ئەهلى دوزاخ بولۇپ، دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ. اللّٰه جازانىنىڭ (بەرىكىتىنى) ئۆچۈرۋېتىدۇ، سەدىقىنىڭ (بەرىكىتىنى ) زىيادە قىلىدۇ. اللّٰه هەر بىر ناشۈكۈر (يەنى جازانىنى هالال سانىغۇچى) گۇناهكارنى دوست تۇتمايدۇ. ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان، ناماز ئوقۇغان ۋە زاكات بەرگەن كىشىلەر پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاهىدا (چوڭ) ساۋابقا ئېرىشىدۇ، ئۇلاردا (ئاخىرەتتە) قورقۇنۇچ ۋە غەم ـ قايغۇ بولمايدۇ. ئى ئىمان ئېيتقان كىشىلەر! (هەقىقىي) مۆمىن بولساڭلار، اللّٰه (نىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك) قىلىشتىن ساقلىنىڭلار، (كىشىلەرنىڭ زىممىسىدە) قېلىپ قالغان جازانىنى (يەنى ئۆسۈمنى) ئالماڭلار﴾[1]

وأما الأحاديث فكثيرة في الصحيح مشهورة، منها حديث أبي هريرة السابق في الباب قبله. بۇ هەقتە كەلگەن هەدىسلەر ناهايىتى كۆپتۇر. ئالدىنقى بابتىكى هەدىسلارمۇ بۇلارنىڭ قاتارىدىندۇر.

1614/1 ـ عن أبي هُرَيْرة رضي اللَّه عَنْهُ عَن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «اجْتَنِبُوا السَّبْعَ المُوبِقَاتِ، قَالُوا: يا رَسُولَ اللَّه ومَا هُن؟ قال: الشِّرْك بِاللَّهِ، وَالسِّحْرُ وَقَتْلُ النَّفْسِ التي حرَّمَ اللَّهُ إلاَّ بِالحَقِّ، وَأَكْلُ الرِّبَا، وَأَكْلُ مال اليَتِيمِ. والتَّوَلِّي يوْمَ الزَّحْفِ، وقذفُ المُحْصنَاتِ المُؤْمِنَات الغافِلاتِ» متفقٌ عليه.

**1614/1** ـ ئەبۇهۇرەيرە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر هالاك قىلغۇچى يەتتە خىل گۇناهلاردىن ساقلىنىڭلار» ساهابىلەر: ئى اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇلار قايسىلار؟ دېدى . پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «ئۇلار اللّٰه غا شېرىك كەلتۈرۈش، سېهرىگەرلىك قىلىش، اللّٰه تائالا ئۆلتۈرۈشنى چەكلىگەن جانلارنى بىگۇناه ئۆلتۈرۈۋېتىش، جازانىنى يېيىش، يېتىملارنىڭ مال ـ مۈلكىنى يەۋېلىش، جىهاد مەيدانىدىن قېچىش، پاك، ئىپپەتلىك تەقۋادار ئاياللارغا بوهتان چاپلاشتۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن هەدىس]

1615/1 ـ وَعَن ابنِ مَسْعودٍ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: «لَعَنَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم آكِلَ الرِّبَا وموكِلهُ» رواه مسلم.

زاد الترمذي وغيره: «وَشَاهديه، وَكَاتبَهُ».

**1615/1** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام جازانە ئالغۇچى ۋە جازانە بەرگۈچىگە ۋە ئىككى تەرەپنىڭ گۇۋاهچىسى هەم خاتىرلىگۈچىگە لەنەت قىلدى. [مۇسلىمدىن]

بۇ هەدىستە مۇنداق مەزمۇن بار: ئەبۇهۇرەيرە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دېگەن: «جازانىنىڭ گۇناهى 70 تۈرلۈك بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئەڭ يەڭگىلى جازانىخور ئۆزىنىڭ ئانىسى بىلەن زىنا قىلغانغا تەڭ». [ئىمام ئەهمەد ۋە ئىبنى ماجىدىن]

[1] سۈرە بەقەرە 275 ــــ 278 ـ ئايەتكىچە.

288 ـ باب

رىيانىڭ هاراملىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَا أُمِرُوا إِلاَّ لِيَعْبُدُوا اللَّهَ مُخْلِصِينَ لَهُ الدِّينَ حُنَفَاءَ﴾ ﴿ئۇلار پەقەت ئىبادەتنى الله غا خالىس قىلغان، ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغان ھالدا (يالغۇز) الله غىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇلدى﴾[1] ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لا تُبْطِلُوا صَدَقَاتِكُمْ بِالْمَنِّ وَالْأَذَى كَالَّذِي يُنْفِقُ مَالَهُ رِئَاءَ النَّاسِ﴾ ﴿بەرگەن سەدىقەڭلارنى مىننەت قىلىش ۋە ئەزىيەت يەتكۈزۈش بىلەن بىكار قىلىۋەتمەڭلار، بۇنداق (پۇل ـ مېلىنى باشقىلارغا كۆرسىتىش ئۈچۈن سەرپ قىلغان) ئادەم خۇددى ئۈستىگە تۇپا ـ چاڭ قونۇپ قالغان، قاتتىق يامغۇردىن كېيىن، (يۇيۇلۇپ) يۇرۇنقىدەك بولۇپ قالغان سىلىق تاشقا ئوخشايدۇ﴾[2] ﴿يُرَاؤُونَ النَّاسَ وَلا يَذْكُرُونَ اللَّهَ إِلاَّ قَلِيلاً﴾ ﴿ئۇلار ناماز ئۈچۈن تۇرغاندا خوش ياقماسلىق بىلەن تۇرىدۇ، (ساۋاب ئۈمىد قىلمايدۇ)، (نامازنى) كىشىلەرگە كۆرسىتىش ئۈچۈن ئوقۇيدۇ، (يەنى رىياكارلىق قىلىدۇ) الله نى پەقەت ئازغىنە ياد ئېتىدۇ﴾[3].

1616/1 ـ وَعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عنْهُ قَالَ: سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «قَالَ اللَّه تعَالى: أَنَا أَغْنى الشُّرَكَاءِ عَنِ الشِّرْكِ، منْ عَمِلَ عَمَلا أَشْرَكَ فيهِ مَعِي غَيْرِي، تَركْتُهُ وشِرْكَهُ» رواه مسلم.

**1616/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: "مەن شېرىك كەلتۈرگۈچىنىڭ شېرىكىدىن بىھاجەت، كىم مەندىن باشقا نەرسىنى ماڭا شېرىك قىلىپ بىر ئەمەلنى قىلسا، ئۇ كىشىنى ئۆزىنىڭ شېرىكى بىلەن بىللە قالدۇرىمەن (يەنى مەن ئۇنىڭغا ھېچقانداق ئەجىر بەرمەيمەن)"». [مۇسلىمدىن]

1617/2 ـ وَعَنْهُ قَالَ: سمِعْتُ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «إِنَّ أَوَّلَ النَّاسِ يُقْضَى يوْمَ الْقِيامَةِ عَلَيْهِ رجُلٌ اسْتُشْهِدَ، فَأُتِيَ بِهِ، فَعرَّفَهُ نِعْمَتَهُ، فَعرفَهَا، قالَ: فَمَا عَمِلْتَ فِيها؟ قَالَ: قَاتَلْتُ فِيكَ حَتَّى اسْتُشْهِدْتُ: قالَ كَذَبْتَ، وَلكِنَّكَ قَاتلْتَ لأَنْ يُقالَ جَرِيء، فَقَدْ قِيلَ، ثُمَّ أُمِرَ بِهِ فَسُحِبَ عَلى وَجْهِهِ حَتَّى أُلْقِيَ في النَّارِ. وَرَجُل تَعلَّم الْعِلّمَ وعَلَّمَهُ، وقَرَأَ الْقُرْآنَ، فَأُتِيَ بِهِ، فَعَرَّفَهُ نِعمهُ فَعَرَفَهَا. قالَ: فمَا عمِلْتَ فِيهَا؟ قالَ: تَعلَّمْتُ الْعِلْمَ وَعَلَّمْتُهُ، وَقَرَأْتُ فِيكَ الْقُرآنَ، قَالَ: كَذَبْتَ، ولكِنَّك تَعَلَّمْتَ الْعِلْمَ ليقال عالم، وقَرَأْتَ الْقرآن لِيقالَ: هو قَارِىءٌ، فَقَدْ قِيلَ، ثُمَّ أمِرَ، فَسُحِبَ عَلى وَجْهِهِ حَتَّى أُلْقِيَ في النَّارِ، وَرَجُلٌ وسَّعَ اللَّه عَلَيْهِ، وَأَعْطَاه مِنْ أَصنَافِ المَال، فَأُتِي بِهِ فعرَّفَهُ نعمَهُ، فَعَرَفَهَا. قال: فَمَا عَمِلْت فيها؟ قال: ما تركتُ مِن سَبيلٍ تُحِبُّ أَنْ يُنْفَقَ فيهَا إِلاَّ أَنْفَقْتُ فيها لَك. قَالَ: كَذَبْتَ، ولكِنَّكَ فَعَلْتَ لِيُقَالَ: هو جَوَادٌ فَقَدْ قيلَ، ثُمَّ أمِرَ بِهِ فَسُحِبَ عَلَى وجْهِهِ ثُمَّ أُلْقِيَ في النار» رواه مسلم.

---

[1] سۈرە بەييىنە 5 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە بەقەرە 264 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[3] سۈرە نىسا 142 ـ ئايەت.

**1617/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قىيامەت كۈنى بىرىنچى قېتىم ھۆكۈم چىقىرىلىدىغان كىشى، شېھىد بولغان كىشىدۇر، ئۇ كىشى الله نىڭ دەرگاھىغا كەلتۈرۈلۈپ، الله ئۇنىڭغا بەرگەن نېمەتنى تونۇتىدۇ، ئۇمۇ تونۇيدۇ. الله: «ئۇ نېمەتلەر بىلەن نېمە قىلدىڭ؟» دەيدۇ. ئۇ كىشى: سېنىڭ يولۇڭدا جىھاد قىلىپ شېھىت بولدۇم، دەيدۇ. الله ئۇ كىشىگە: «سەن يالغان ئېيتتىڭ، سەن قەھرىمان ئاتىلىش ئۈچۈن جىھاد قىلدىڭ ۋە ئاتالدىڭ» دەيدۇ. ئاندىن ئۇ بۇيرۇق بويىچە يۈزى بىلەن سۆرۈلۈپ دوزاخقا تاشلىنىدۇ. ئاندىن ئىلىم ئۆگەنگەن ۋە ئۆگەتكەن، قۇرئان ئوقۇغان كىشى ھازىر قىلىنىدۇ. الله ئۇنىڭغا بەرگەن نېمەتنى تونۇتىدۇ، ئۇمۇ تونۇيدۇ. الله: «ئۇ نېمەتلەر بىلەن نېمە قىلدىڭ؟» دەيدۇ. ئۇ: ئىلىم ئۆگەندىم ۋە ئۆگەتتىم. سېنىڭ رازىلىقىڭ ئۈچۈن قۇرئان ئوقۇدۇم، دەيدۇ. الله: «يالغان ئېيتتىڭ،سەن بولساڭ «ئالىم» دېيىلىش ئۈچۈن ئۆگەندىڭ، قۇرئاننى «قارىي» دېيىلىش ئۈچۈن ئوقۇدۇڭ ھەم شۇنداق دېيىلدىڭ» دەيدۇ. ئاندىن ئۇ بۇيرۇق بويىچە يۈزى بىلەن سۆرۈلۈپ دوزاخقا تاشلىنىدۇ. ئاندىن الله تۈرلۈك ماللارنى بېرىپ كەڭرىچىلىك ئاتا قىلغان كىشى ھازىر قىلىنىدۇ. الله ئۇنىڭغا بەرگەن نېمەتنى ئەسلىتىدۇ. ئۇمۇ ئېتىراپ قىلىدۇ. الله: «شۇ نېمەتلەر بىلەن نېمە قىلدىڭ؟» دەيدۇ. ئۇ كىشى: مەن سېنىڭ رازىلىقىڭ ئۈچۈن سەن پۇل سەرپ قىلىنىشنى ياخشى كۆرىدىغانلىكى يوللاردىن بىرىنىمۇ قالدۇرماي سەرپ قىلدىم» دەيدۇ. الله: «يالغان ئېيتتىڭ، سەن بولساڭ "سېخىكەن" دېيىلىش ئۈچۈن خەجلىدىڭ ھەم شۇنداق دېيىلدىڭ» دەيدۇ. ئاندىن ئۇ بۇيرۇق بويىچە يۈزى بىلەن سۆرۈلۈپ دوزاخقا تاشلىنىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1618/3 ـ وَعَنْ ابنِ عُمَرَ رضي اللَّه عَنْهُما أَنَّ نَاساً قَالُوا لَهُ: إِنَّا نَدْخُلُ عَلى سَلاطِيننا فَنَقُولُ لهُمْ بِخِلافِ مَا نَتَكلَّمُ إِذا خَرَجْنَا منْ عنْدِهِمْ؟ قالَ ابْنُ عُمَرَ رضي اللَّه عنْهُمَا: كُنَّا نَعُدُّ هذا نِفَاقاً علَى عَهْد رَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. رواه البخاري.

**1618/3** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، كىشىلەر ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەرگە: بىز ئەمەلدارلىرىمىزنىڭ ئالدىغا كىرگەندە ياخشى گەپلەرنى قىلىپ قويۇپ، ئۇنىڭ يېنىدىن چىقىپلا قارشى گەپلەرنى قىلىمىز دېگەندە، ئابدۇللاھ: بىز ئۇنى رەسۇلۇللاھنىڭ زامانىسىدا مۇناپىقلىق دەپ سانايتتۇق، دېدى. [بۇخارىدىن]

1619/4 ـ وعنْ جُنْدُب بن عَبْدِ اللَّه بنِ سُفْيانَ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: قالَ النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَن سَمَّعَ سَمَّعَ اللَّه بِهِ، ومَنْ يُرَائِي يُرَائِي اللَّه بِهِ» متفقٌ عليه. وَرَواهُ مُسْلِمٌ أَيضاً مِنْ رِوَايَةِ ابْنِ عَبَّاسٍ رضي اللَّه عَنْهُمَا.

«سَمَّعَ» بتَشْدِيدِ المِيمِ، وَمَعْنَاهُ: أَظْهَرَ عملَهُ للنَّاس رياءً «سَمَّعَ اللَّه بِهِ» أَيْ: فَضَحَهُ يَوْمَ الْقِيَامَةِ، ومَعْنى: «منْ رَاءَى» أَيْ: مَنْ أَظْهَرَ للنَّاسِ الْعَمَل الصَّالحَ لِيَعْظُمَ عِنْدهُمْ «رَاءَى اللَّه بِهِ» أَيْ: أَظْهَرَ سَرِيرَتَهُ عَلى رُؤُوس الخَلائِقِ.

**1619/4** ـ جۇندۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى باشقىلارغا ئاڭلىتىش غەرىزىدە بىرەر ئەمەلنى قىلسا، الله تائالامۇ قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ ئەيىبلىرىنى كىشىلەرگە ئاڭلىتىپ رەسۋا قىلىدۇ. كىمكى باشقىلارغا كۆرسىتىش غەرىزىدە بىرەر ئەمەل

قىلسا الله مۇ قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ ئەيىبلىرىنى كىشىلەرگە كۆرسىتىپ رەسۋا قىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1620/5 ـ وعَنْ أبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ تَعَلَّمَ عِلْماً مِمَّا يُبْتَغَى بِهِ وَجْهُ اللَّهِ عَزَّ وَجَلَّ لا يَتَعَلَّمُهُ إلاَّ لِيُصِيبَ بِهِ عَرَضاً مِنَ الدُّنْيَا، لَمْ يَجِدْ عَرْفَ الجَنَّةِ يَوْمَ الْقِيَامَةِ» يَعْنِي: رِيحَهَا. رواه أبو داود بإسنادٍ صحيح. والأحاديثُ في الباب كثيرةٌ مشهورةٌ.

**1620/5** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى الله رازىلىقى ئۈچۈن تەلەپ قىلىنىدىغان ئىلىمنى، دۇنياۋى غەرەز ئۈچۈن ئۆگەنسە، قىيامەت كۈنى جەننەتنىڭ پۇرىقىنىمۇ پۇرىيالمايدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 289 ـ باب

## رىيا دەپ گۇمان قىلىنغان، ئەمما رىيا ئەمەس ئىشلار توغرىسىدا

1621/1 ـ عنْ أبي ذَرٍّ رضي اللَّه عنْهُ قَال: قِيل لِرسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: أرأَيْتَ الرَّجُلَ الذى يعْملُ الْعملَ مِنَ الخيْرِ، ويحْمدُه النَّاسُ عليه؟ قال: «تِلْكَ عاجِلُ بُشْرَى المُؤْمِنِ» رواه مسلم.

**1621/1** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىر ئادەم بىر ياخشى ئىشنى قىلسا، ئۇنىڭغا قارىتا كىشىلەر ئۇنى ماختىسا قانداق بولىدىغانلىقىنى دەپ بەرگىن؟ دېيىلگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ بولسىمۇ مۆمىن ئۈچۈن ئالدىن ـ ئالا بېرىلگەن خۇش بىشارەتتۇر» دېدى. [مۇسلىمدىن]

## 290 ـ باب

## يات ئاياللارغا ۋە كېلىشكەن يىگىتلەرگە دىنىي زۆرۈرىيەت بولمىغان ئاساستا قاراشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿قُلْ لِلْمُؤْمِنِينَ يَغُضُّوا مِنْ أَبْصَارِهِمْ﴾ ﴿مۆمىن ئەرلەرگە ئېيتقىنكى، (نامەھرەملەرگە) تىكىلىپ قارىمىسۇن﴾[1] ﴿إِنَّ السَّمْعَ وَالْبَصَرَ وَالْفُؤَادَ كُلُّ أُولَئِكَ كَانَ عَنْهُ مَسْئُولاً﴾ ﴿(ئىنسان قىيامەت كۈنى) قۇلاق، كۆز، دىل، (يەنى سەزگۈ ئەزالىرى) نىڭ قىلمىشلىرى ئۈستىدە ھەققەتەن سوئال ـ سوراق قىلىنىدۇ﴾[2] ﴿يَعْلَمُ خَائِنَةَ الأَعْيُنِ وَمَا تُخْفِي الصُّدُورُ﴾ ﴿الله كۆزلەرنىڭ خىيانىتى ۋە دىللاردىكى يوشۇرۇن نەرسىلەرنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾[3] ﴿إِنَّ رَبَّكَ لَبِالْمِرْصَادِ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭ (بەندىلەرنى) ئەلۋەتتە كۈزىتىپ تۇرغۇچىدۇر﴾[4].

[1] سۈرە نۇر 30 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئىسرا 36 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە غافىر 19 ـ ئايەت.
[4] سۈرە فەجر 14 ـ ئايەت.

1622/1 ـ وَعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضي اللّه عنهُ عنِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: كُتِبَ على ابْنِ آدم نَصِيبُهُ مِنَ الزِّنَا مُدْرِكٌ ذلكَ لا محالَةَ: الْعَيْنَانِ زِنَاهُمَا النَّظَرُ، والأُذُنَانِ زِنَاهُما الاستِماعُ، واللِّسَانُ زِنَاهُ الْكَلامُ، وَالْيدُ زِنَاهَا الْبَطْشُ، والرِّجْلُ زِنَاهَا الخُطَا، والْقَلْب يَهْوَى وَيَتَمنَّى، ويُصَدِّقُ ذلكَ الْفرْجُ أَوْ يُكَذِّبُهُ».
متفقٌ عليه. وهذا لَفْظُ مسلمٍ، ورواية الْبُخاريِّ مُخْتَصَرَةٌ.

**1622/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئادەم بالىسىغا ئۇنىڭ زىنادىن بولغان نېسىۋىسى پۈتۈلگەن بولسا ئۇنى قىلماسلىقى چارىسى بولمايدۇ. ئىككى كۆزنىڭ زىناسى قاراشتۇر. ئىككى قۇلاقنىڭ زىناسى زىناغا ئائىت سۆزنى ئاڭلاشتۇر، تىلنىڭ زىناسى زىناغا ئائىت سۆزنى قىلىشتۇر، قولنىڭ زىناسى تۇتۇشتۇر. پۇتنىڭ زىناسى زىناغا مېڭىشتۇر، كۆڭۈل زىنانى خالايدۇ ۋە ئارزۇ قىلىدۇ. جىنسىي ئەزا بۇ خاھىشنى ۋۇجۇدقا چىقىرىدۇ ياكى ئىنكار قىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1623/2 ـ وعنْ أَبي سعِيدٍ الخُدْرِيِّ رضي اللّه عنهُ عَنِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إيَّاكُمْ والجُلُوسَ في الطُّرُقَاتِ،» قَالُوا: يَارَسُول اللّه مالَنَا مِنْ مجالِسِنا بُدٌّ: نَتَحَدَّثُ فيها. فقَالَ رسُولُ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «فإذا أَبَيْتُمْ إلاَّ المجْلِسَ، فأَعْطُوا الطَّرِيقَ حَقَّهُ» قَالُوا: ومَا حَقُّ الطَّرِيق يَارَسُولَ اللّه؟ قَالَ: «غضَّ البصر، وكَفُّ الأَذَى، وردُّ السَّلامِ، والأَمْرُ بِالمَعْرُوفِ والنَّهيُ عنِ المُنْكَرِ» متفقٌ عليه.

**1623/2** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يولدا ئولتۇرۇشتىن ھەزەر ئەيلەڭلار» دېدى. ساھابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىزگە يولدا ئولتۇرماي ئامال يوق. بىز ئۇ يەردە پاراڭلىشىپ ئولتۇرۇپ قالىمىز، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر ئولتۇرمىسىز دەپ تۇرۇۋالساڭلار، يولنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىڭلار» دېدى. ساھابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! يولنىڭ ھەققى نېمە؟ دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كۆزنى (ھارام ئىشلاردىن) يىغىش ۋە باشقىلارغا ئەزىيەت قىلىشتىن ئۆزىنى تارتىش، سالام قايتۇرۇش، ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇش» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1624/3 ـ وعَنْ أَبي طلْحةَ زيْدِ بنِ سهْلٍ رَضِيَ اللّه عنْهُ قَالَ: كُنَّا قُعُوداً بالأَفنِيةِ نَتحَدَّثُ فيها فَجَاءَ رسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقَامَ علينا فقال: «مالكُمْ وَلَمجالِسِ الصُّعُداتِ؟ اجتنبوا مجالس الصُّعُداتِ» فَقُلْنا: إنَّما قَعدنَا لغَير ما بَأْس: قَعدْنَا نَتَذاكرُ، ونتحدَّثُ. قال: «إما لا فَأَدُّوا حَقَّهَا: غَضُّ البصرِ، ورَدُّ السَّلام، وحُسْنُ الكَلامِ» رواه مسلم.

**1624/3** ـ ئەبۇتەلھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پېشايۋاندا (ئۆيلىرىمىزنىڭ ئالدىدا) پاراڭلىشىپ ئولتۇرغان ئىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېلىپ توختاپ بىزگە: «سىلەرگە يوللاردا ئولتۇرۇپ نېمە بوپتۇ؟ يوللاردا ئولتۇرماڭلار»، دېدى. بىز: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىز يامان ئىشلار بىلەن ئولتۇرمىدۇق، ئۆزئارا مۇزاكىرىلىشىپ ۋە سۆزلىشىپ ئولتۇردۇق ـ دېسەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئولتۇرمىسا بولمايدىغان ئىش بولسا يولنىڭ ھەققىنى بېرىپ ئولتۇرۇڭلار، يولنىڭ ھەققى نامەھرەمدىن كۆزنى يىغىش، سالام قايتۇرۇش ۋە ياخشى گەپلەرنى قىلىش ـ دېدى». [مۇسلىمدىن]

1625/4 ـ وَعَنْ جَرِير رضي اللّه عنْهُ قَالَ: سأَلْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَنْ نَظَرِ الفجأةِ فَقَال: «اصْرِفْ بصَرَك» رواه مسلم.

**1625/4** ـ جەرىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن تاسادىپىي قاراپ قېلىش توغرۇلۇق سورىسام، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا بۇيرۇق قىلىپ: «كۆزۈڭنى دەرھال بۇرىۋال» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1626/5 ـ وَعنْ أُمِّ سَلَمَةَ رضي اللّه عنْهَا قَالَتْ: كُنْتُ عِنْدَ رَسُولِ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وعِنْدَهُ مَيمونهُ، فَأَقْبَلَ ابنُ أُمِّ مكتُوم، وذلكَ بعْدَ أَنْ أُمِرْنَا بِالحِجابِ فَقَالَ النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «احْتَجِبا مِنْهُ» فَقُلْنَا: يا رَسُولَ اللّهِ أَلَيْس هُوَ أَعْمَى: لا يُبْصِرُنَا، ولا يعْرِفُنَا؟ فقَال النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَفَعَمْيَاوَانِ أَنْتُما أَلَسْتُما تُبصِرانِهِ؟» رواه أبو داود والترمذي وقَالَ: حَدِيثٌ حسنٌ صَحِيحٌ.

**1626/5** ـ ئۇمmۇسەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەيمۇنە ئىككىمىز رەسۇلۇللاھنىڭ يېنىدا ئىدۇق، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇمmۇمەكتۇم كەلدى. بۇ بىز يۈز يېپىشقا بۇيرۇلغاندىن كېيىن بولغان ئىش ئىدى. رەسۇلۇللاھ بىزگە: «ئۇنىڭدىن پەردىلىنىڭلار» دېدى. بىز: يا رەسۇلۇللاھ، ئۇ كۆرمەيدىغان ئەما، بىزنى كۆرمەيدۇ ۋە تونىمايدۇ، ئەمەسمۇ؟ دېدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «سىلەرمۇ ئەمامۇ؟ سىلەرمۇ ئۇنى كۆرمەمسىلەر؟» دېدى. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1627/6 ـ وعنْ أَبي سَعيدٍ رضي اللّه عنْهُ أَنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا يَنْظُرُ الرَّجُلُ إِلى عوْرَةِ الرَّجُلِ، وَلا المَرْأَةُ إِلى عوْرَةِ المَرْأَةِ، ولا يُفْضِي الرَّجُلُ إِلى الرَّجُلِ في ثوبٍ واحِدٍ، ولا تُفْضِي المَرْأَةُ إِلى المَرْأَةِ في الثَّوْبِ الواحِدِ» رواه مسلم.

**1627/6** ـ ئەبۇسەئىيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «ئەر ـ ئەرنىڭ، ئايال ـ ئايالنىڭ ئەۋرىتىگە قارىمىسۇن، بىر ئەر يەنە بىر ئەر بىلەن، بىر ئايال يەنە بىر ئايال بىلەن بىر يوتقاندا ياتمىسۇن». [مۇسلىمدىن]

## 291 ـ باب

## يات ئايال بىلەن يالغۇز تۇرۇشنىڭ هاراملىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَإِذَا سَأَلْتُمُوهُنَّ مَتَاعاً فَاسْأَلُوهُنَّ مِنْ وَرَاءِ حِجَـابٍ﴾ ﴿سىلەر پەيغەمبەرنىڭ ئاياللىرىدىن بىر نەرسە سوراپ (ئالماقچى) بولساڭلار، پەردە ئارقىسىدىن سوراپ ئېلىڭلار﴾[1].

1628/1 ـ وَعَنْ عُقْبَةَ بْنِ عَامِرٍ رضي اللّه عَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «إِيَّاكُمْ وَالدُّخُولَ عَلَى النِّسَاءِ»، فَقَالَ رَجُلٌ مِنَ الأَنْصَارِ أَفَرَأَيْتَ الْحمْوَ؟ قالَ: «الْحمْوُ المَوْتُ،» متفقٌ عليه.

**1628/1** ـ ئۇقبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «نامەھرەم ئاياللارنىڭ يېنىغا كىرمەڭلار» دېۋىدى، بىر ئەنسارى: ئېرىنىڭ قېرىنداشلىرى كىرسىچۇ؟» دېدى.

[1] سۈرە ئەھزاب 53 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەرنىڭ قېرىنداشلىرى كىرسىغۇ ئۆلگىنى شۇ»، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1629/2 ـ وَعَن ابنِ عبَّاسٍ رضي اللَّه عنْهُما أَنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «لا يَخْلُوَنَّ أَحدُكُمْ بِامْرأَةٍ إِلاَّ مَعَ ذِي مَحْرَمٍ» متفقٌ عليه.

**1629/2** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرەرسىڭلار قېشىدا مەھرەمى بولمىغان ئايال بىلەن خالى تۇرمىسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1630/3 ـ وعن بُرَيْدَةَ رضي اللَّه عنْهُ قَالَ: قَال رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «حُرْمَةُ نِساءِ الُمجاهِدِينَ علَى الْقَاعِدِينَ كَحُرْمَةِ أُمهاتِهِمْ، ما مِنْ رجُل مِنْ الْقَاعِدِين يَخْلُفُ رجُلاً مِنَ الُمجاهدينَ في أَهلِهِ، فَيَخُونُهُ فِيهِم إِلاَّ وقَف لهُ يَوْمِ الْقِيامةِ، فَيأْخُذُ مِن حسَناتِهِ ما شَاءَ حَتَّى يَرضي» ثُمَّ الْتَفت إِليْنَا رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقَالَ: «ما ظَنُّكُمْ؟» رواهُ مسلم.

**1630/3** ـ بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جىھادقا چىقىپ كەتكۈچىلەرنىڭ ئاياللىرى جىھادقا چىقمىغانلارغا نىسبەتەن ئۆزلىرىنىڭ ئانىلىرى ئۆلارغا ئۆزلىرىگە ھارام بولغىنىدەك ھارامدۇر. جىھادقا چىقمىغان ھەرقانداق كىشى، جىھادقا چىقىپ كەتكۈچىنىڭ ئورنىدا ئۇنىڭ ئەھلىگە قارانچۇق بولۇپ قېلىپ، جىھاد قىلغۇچىنىڭ ئەھلىگە خىيانەت قىلسا، بۇ خائىن قىيامەت كۈنى مۇجاھىد ئۈچۈن تۇرغۇزۇپ قويۇلىدۇ. ئاندىن جىھادقا چىققۇچى تاكى ئۆزى رازى بولغىچە خائىننىڭ ئەمەللىرىدىن خالىغىنىنى ئېلىۋالىدۇ. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە قاراپ: خائىننىڭ ھالىنى قانداق بولۇپ كېتەر دەپ قارايسىلەر؟» دېدى. [مۇسلىمدىن]

## 292 ـ باب

## كىيىم ـ كېچەك ۋە يۈرۈش ـ تۇرۇشتا ئەرلەرنىڭ ئاياللارغا، ئاياللارنىڭ ئەرلەرگە ئوخشىۋېلىشىنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1631/1 ـ عن ابنِ عبَّاسٍ رضي اللَّه عنْهُما قَالَ: لَعَنَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم الُمخَنَّثِين مِنَ الرِّجالِ، والُمتَرجِّلاتِ مِن النِّساءِ.

وفي رواية: لَعنَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم الُمتَشبِّهين مِن الرِّجالِ بالنساءِ، والُمتَشبِّهَات مِن النِّسَاءِ بِالرِّجالِ. رواه البخاري.

**1631/1** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئايال مىجەز بولىۋالغان ئەرلەرگە، ئەرلەرگە ئوخشىۋالغان ئاياللارغا لەنەت قىلدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللارغا ئوخشىۋالغۇچى ئەرلەرگە، ئەرلەرگە ئوخشىۋالغۇچى ئاياللارغا لەنەت قىلدى، دېيىلگەن. [بۇخارىدىن]

1632/2 ـ وعنْ أبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عنهُ قال: لَعنَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم الرَّجُل يلْبسُ لِبْسةَ المرْأةِ، والمرْأةِ تَلْبِسُ لِبْسةَ الرَّجُلِ. رواه أبو داود بإسناد صحيح.

**1632/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاياللارچە كىيىم كىيىۋالغان ئەرگە ۋە ئەرەنچە كىيىم كىيىۋالغان ئاياللارغا لەنەت قىلدى». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1633/3 ـ وعنْه قَال: قَال رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «صِنْفَانِ مِنْ أهلِ النَّارِ لمْ أرَهُما: قَوْمٌ معهم سِياطٌ كأذْنَابِ الْبقَرِ يَضْرِبونَ بِها النَّاس، ونِساء كاسياتٌ عارياتٌ مُميلاتٌ مَائِلاتٌ، رُؤُوسُهُنَّ كَأَسْنِمةِ الْبُخْتِ المائِلَةِ لا يَدْخُلْنَ الجَنَّةَ، ولا يجِدْنَ رِيحَهَا، وإنَّ رِيحَهَا لَيُوجَدُ مِنْ مسِيرَةِ كذَا وكَذَا» رواه مسلم.

**1633/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن تېخى كۆرۈپ باقمىغان دوزاخ ئەھلىدىن بولۇپ كېتىدىغان ئىككى تۈرلۈك ئادەم بار. بىرى: قوللىرىدا كالىنىڭ قۇيرۇقىدەك قامچىلارنى تۇتۇۋېلىپ كىشىلەرنى ئۇرىدىغان ئادەملەر، يەنە بىرى: يالىڭاچتەك كىيىم كىيگەن، ئۆزلىرىمۇ ئېزىپ باشقىلارنىمۇ ئازدۇرىدىغان، باشلىرىدىكى چاچلىرى تۆگىنىڭ لوكىسىدەك ساڭگىلاپ تۇرىدىغان ئاياللار بولۇپ ئۇلار جەننەتكە كىرەلمەيدۇ، جەننەتنىڭ پۇرىقى شۇنچىلىك ـ شۇنچىلىك يىراق جايلاردىن پۇرايدىغان تۇرۇقلۇق ئۇلار جەننەتنىڭ پۇرىقىنىمۇ پۇرىيالمايدۇ». [مۇسلىمدىن]

## 293 ـ باب

## شەيتانغا ۋە كاپىرلارغا ئوخشاپ قېلىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

1634/1 ـ عنْ جابرٍ رضي اللَّه عنْهُ قَال: قَال رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تأْكُلُوا بِالشِّمَالِ، فَإنَّ الشَّيْطَانَ يأكُل ويَشْرَبُ بِشِمالِهِ» رواه مسلم.

**1634/1** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سول قولۇڭلار بىلەن يېمەڭلار، چۈنكى شەيتان سول قولى بىلەن يەپ ـ ئىچىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1635/2 ـ وعَن ابنِ عُمر رضي اللَّه عنْهما أنَّ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «لا يَأْكُلَنَّ أحدُكُمْ بِشِمالِهِ، وَلا يَشْرِبَنَّ بِهَا. فَإنَّ الشَّيْطَانَ يَأْكُلُ بِشِمالِهِ وَيشْربُ بِهَا» رواهُ مسلم.

**1635/2** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىرەرسىڭلار ھەرگىزمۇ سول قولى بىلەن تاماق يېمىسۇن ۋە ئىچمىسۇن، چۈنكى شەيتان سول قولى بىلەن يەپ ـ ئىچىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1636/3 ـ وعَنْ أبي هُرَيرَةَ رضي اللَّه عنْهُ أنَّ رَسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: إنَّ الْيهُود والنَّصارى لا يَصْبغُونَ، فَخَالِفوهُمْ» متفقٌ عليه.

المُرَادُ: خِضَابُ شَعْرِ اللِّحْيَةِ والرَّأْسِ الأَبْيضِ بِصُفْرَةٍ أَوْ حُمْرَةٍ، وأمَّا السَّوادُ، فَمنْهِيٌّ عَنْهُ كَما سَنَذْكُرُ في الْباب بعْدَهُ، إن شاء اللَّه تعالى.

1636/3 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يەھۇدىي، ناسارالار چاچ ـ ساقاللىرىنى بويىمايدۇ، سىلەر ئۇلارغا قارشى ئىش تۇتۇڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

294 ـ باب

ئەر ـ ئاياللارنىڭ چاچ ـ ساقاللىرىنى قارا رەڭدە بوياشتىن چەكلەش توغرىسىدا

1637/1 ـ عنْ جابرٍ رضي اللَّه عنهُ قَال: أُتِي بابي قُحافَةَ والِدِ أبي بكْرٍ الصِّدِّيقِ رضي اللَّه عنْهُما يوم فتْحِ مكَّةَ ورأْسُهُ ولِحيتُهُ كالثَّغَامَةِ بياضاً، فَقَالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم: «غَيِّرُوا هَذا واجْتَنِبُوا السَّوادَ» رواه مسلم.

1637/1 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەككە فەتھى بولغان كۈنى ئەبۇبەكرىنىڭ ئاتىسى ئەبۇقۇھافە كەلتۈرۈلدى، ۋەھالەنكى ئۇنىڭ چاچ ۋە ساقىلى ئاق ئۆسۈملۈككە ئوخشاپ قالغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇنىڭ چاچ ساقىلىنى بوياڭلار، لېكىن قارا رەڭدە بوياشتىن ساقلىنىڭلار» دېدى. [مۇسلىمدىن]

295 ـ باب

چاچنىڭ بىر قىسمىنى چۈشۈرۈپ، بىر قىسمىنى چۈشۈرمەي قالدۇرۇپ قويۇشتىن چەكلەش ۋە چاچنى چۈشۈرۈۋېتىشنىڭ پەقەت ئەرلەرگىلا دۇرۇس ئىكەنلىكى توغرىسىدا

1638/1 ـ عن ابن عُمر رضي اللَّه عنهُما قَالَ: نَهَى رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عنِ القَزع. متفق عليه.

1638/1 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چاچنىڭ بىر قىسمىنى چۈشۈرۈپ، بىر قىسمىنى قالدۇرۇپ قويۇشتىن چەكلىگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1639/2 - وعَنْهُ قَالَ: رَأَى رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم صبِياً قَدْ حُلِقَ بعْضُ شَعْر رأْسِهِ وتُرِكَ بعْضُهُ، فَنَهَاهَمْ عَنْ ذَلِكَ وَقَال: «احْلِقُوهُ كُلَّهُ أو اتْرُكُوهُ كُلَّهُ». رواهُ أبو داود بإسناد صحيحٍ على شَرْطِ البُخَارِي وَمسْلِم.

1639/2 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چېچىنىڭ بىر قىسمى چۈشۈرۈلۈپ، بىر قىسمى قالدۇرۇلغان بىر كىچىك بالىنى كۆرۈپ مۇنداق قىلىشتىن چەكلەپ: «چاچنىڭ ھەممىسىنى چۈشۈرۈۋېتىڭلار ياكى ھەممىسىنى قويۇڭلار» دېگەن. [ئەبۇداۋۇدتىن]

1640/3 ـ وعنْ عبْدِ اللَّه بنِ جعْفَر رضي اللَّه عَنْهُما أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أمْهَل آلَ جعْفَرٍ رضي اللَّه عنه ثَلاثاً، ثُمَّ أتَاهُمْ فَقَالَ: «لا تَبْكُوا على أخِي بَعْدَ الْيوم» ثُمَّ قَال: «ادْعُوا لي بَنِيَّ أخِي» فجيءَ بِنَا كَأَنَّا أفْرُخٌ فَقَال: «ادْعُوا لي الحلاَّقَ» فَأَمرهُ، فَحَلَقَ رُؤُوسنَا. رواه أبو داود بإسنادٍ صحيح على شَرْطِ البخاري ومُسْلِم.

1640/3 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى جەئفەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا جەئفەرنىڭ شېھىت بولغانلىق خەۋىرى كېلىپ، ئۈچ كۈندىن كېيىن ئۇنىڭ ئۆيىگە بېرىپ: «بۈگۈندىن ئېتىبارەن قېرىندىشىمغا يىغلىماڭلار» دەپ ئاندىن: «ماڭا قېرىندىشىمنىڭ بالىلىرىنى چاقىرىپ بېرىڭلار»، دېدى. بىز خۇددى بىچارە باچكىلاردەك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كەلتۈرۈلدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ماڭا ساتىراچ چاقىرىپ بېرىڭلار» دەپ ساتىراچقا بۇيرۇپ بىزنىڭ چاچلىرىمىزنى چۈشۈرگۈزۈۋەتتى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

1641/4 ـ وعَن عَلِيٍّ رضي اللَّه عنْهُ قَالَ: نَهَى رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أنْ تَحْلِقَ المَرأةُ رَأْسَهَا. رواهُ النِّسائى.

1641/4 ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللارنىڭ چېچىنى چۈشۈرۈشتىن چەكلىگەن (زۆرۈرىيەت تېپىلسا رۇخسەت). [نەسەئىدىن]

## 296 ـ باب

## چاچ ئۇلاش، مەڭ چېكىش ۋە چىش ياسىتىشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنْ يَدْعُونَ مِنْ دُونِهِ إِلاَّ إِنَاثاً وَإِنْ يَدْعُونَ إِلاَّ شَيْطَاناً مَرِيداً لَعَنَهُ اللَّهُ وَقَالَ لأَتَّخِذَنَّ مِنْ عِبَادِكَ نَصِيباً مَفْرُوضاً وَلأُضِلَّنَّهُمْ وَلأُمَنِّيَنَّهُمْ وَلآمُرَنَّهُمْ فَلَيُبَتِّكُنَّ آذَانَ الأَنْعَامِ وَلآمُرَنَّهُمْ فَلَيُغَيِّرُنَّ خَلْقَ اللَّهِ﴾ ﴿ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) الله نى قويۇپ پەقەت (ئۇزلىرى) چىشى (ناملار بىلەن ئاتىۋالغان) بۇتلارغا ئىبادەت قىلىدۇ، پەقەت الله نىڭ ئىبادىتىدىن باش تارتقان شەيتانغا ئىبادەت قىلىدۇ. الله شەيتاننى رەھمىتىدىن يىراق قىلدى، شەيتان ئېيتتى: مەن ئەلۋەتتە سېنىڭ بەندىلىرىڭدىن مۇئەييەن سانىنى ئىگەللەيمەن، شۇنداقلا ئۇلارنى چوقۇم ئازدۇرىمەن، ئۇلارنى خام ـ خىيال قىلدۇرىمەن (يەنى ھايات ئۇزۇن، قىيامەت، ھېساب ئېلىش يوق دېگەندەك باتىل ئەقىدىلەرنى كۆڭلىگە سالىمەن)، ئۇلارنى چوقۇم چاھارپايلارنىڭ (بۇتلارغا نەزىرە قىلىپ بەلگە ئۈچۈن) قۇلاقلىرىنى يېرىشقا بۇيرۇيمەن، ئۇلارنى چوقۇم الله نىڭ مەخلۇقاتىنى ئۆزگەرتىۋېتىشكە (يەنى قۇللارنى ئاختا قىلىش، ئۇلارغا مەڭ ئويدۇرۇشقا ئوخشاش) ئىشلارغا بۇيرۇيمەن﴾[1].

---

[1] سۈرە نىسا 117 ـــ 119 ـ ئايەتكىچە.

1642/1 ـ وعَنْ أسْمَاءَ رضي اللّه عنْهَا أنَّ امْرأةً سألتِ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقَالتْ: يا رَسُولَ اللّه إنَّ ابْنَتِي أصَابَتْهَا الْحَصْبَةُ، فتمرَّقَ شَعْرُهَا، وإنِّي زَوَّجْتُها، أفَأَصِلُ فِيهِ؟ فقال: «لَعَنَ اللّه الْواصِلة والْمَوصولة» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ: «الواصِلَة، والمُسْتوصِلَة».

قَوْلَهَا: «فَتَمرَّقَ» هو بالرَّاءِ، ومعناه: انْتثر وَسَقَطَ، «والْوَاصِلة»: التي تَصِلُ شَعْرهَا، أو شَعْر غيرها بشَعْرٍ آخر. «والمَوْصُولة»: التي يُوصَلُ شَعْرُهَا.

«والمُستَوصِلَةُ»: التي تَسْأَلُ منْ يَفْعَلُ ذلكَ لَهَا.

وعَنْ عائشة رضي اللّه عنْهَا نَحْوُهُ، متفقٌ عليه.

**1642/1** ـ ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر ئايال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنىڭ قىزىمغا چېچەك چىقىپ چېچى چۈشۈپ كەتكەن ئىدى. مەن ئۇنى ياتلىق قىلماقچى ئىدىم، ئۇنىڭغا چاچ ئۇلاپ بەرسەم بولامدۇ؟ دېگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «چاچ ئۇلىغۇچى ۋە ئۇلاتقۇچىغا الله لەنەت قىلسۇن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1643/2 ـ وَعَنْ حميْدِ بن عبْدِ الرَّحْمن أنَّهُ سمع مُعاويَةَ رضي اللّه عنْهُ عامَ حجَّ علَى المِنْبَر وَتَنَاول قُصَّةً مِنْ شَعْرٍ كَانَتْ في يد حَرسِيٍّ فَقَالَ: يا أهْل المَدِينَةِ أيْنَ عُلَمَاؤكُمْ؟، سمِعْتُ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَنْهَى عنْ مِثْلِ هَذِهِ ويقُولُ: «إنَّمَا هَلَكَتْ بنُو إسْرَائِيل حِينَ اتخذ هذه نِسَاؤُهُمْ» متفقٌ عليه.

**1643/2** ـ ھۇمەيدىبنى ئابدۇراھمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مۇئاۋىيەنىڭ بىر ھەج يىلى مۇنبەرگە چىقىپ بىر ساقچىنىڭ قولىدىكى بىر تۇتام چاچنى قولىغا ئېلىپ تۇرۇپ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «ئى مەدىنە خەلقى! ئالىملىرىڭلار نەگە كەتتى؟ مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇشۇنداق ئىشتىن چەكلەپ: «ئاياللار مۇشۇنداق ئىشنى قىلغاچقا ئىسرائىل ئەۋلادى ھالاك بولۇپ كەتتى» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانمەن، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1644/3 ـ وعَنِ ابنِ عُمر رضي اللّه عنْهُ أنَّ رسُولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لَعَنَ الْواصِلَةَ وَالمُسْتوصِلَةَ، والْوَاشِمَةَ والمُستَوشِمة. متفقٌ عليه.

**1644/3** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ چاچ ئۇلىغۇچى، چاچ ئۇلاتقۇچى، مەڭ چەككۈچى، مەڭ چەكتۈرگۈچىگە لەنەت قىلغان. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1645/4 ـ وعن ابنِ مَسعُودٍ رضي عنْهُ قَال: لعنَ اللّه الْواشِماتِ والمُستَوشمات والمُتَنَمِّصات، والمُتَفلِّجات لِلحُسْن، المُغَيِّراتِ خَلْق اللّه، فَقَالَتْ لَهُ امْرأَةٌ في ذلكَ. فَقَالَ: وما لي لا ألْعَنُ مَنْ لَعَنَ رَسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَهُو في كتاب اللّه؟، قَالَ اللّه تعالى: ﴿وَمَا آتَاكُمُ الرَّسُولُ فَخُذُوهُ وَمَا نَهَاكُمْ عَنْهُ فَانْتَهُوا﴾ متفقٌ عليه.

**1645/4** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ: مەڭ چەككۈچى، مەڭ چەكتۈرگۈچى، قاش تەردۈرگۈچى، چىرايلىق بولۇش ئۈچۈن چىشلىرىنى ياستىپ الله نىڭ تەبىئىي يارىتىشىنى ئۆزگەرتكۈچى ئاياللارغا الله لەنەت قىلسۇن! دېۋىدى، بىر ئايال ئىبنى مەسئۇدقا ئېتىراز بىلدۈردى. ئىبنى مەسئۇد: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام لەنەت ئېيتقان كىشىگە لەنەت مەن نېمىشقا لەنەت ئېيتماي، ۋەھالەنكى ئۇ لەنەت الله نىڭ كىتابىدا تۇرسا، الله تائالا: ﴿پەيغەمبەر سىلەرگە نېمىنى ئېلىپ كەلسە، ئۇنى تۇتۇڭلار، سىلەرنى نېمىدىن چەكلىسە ئۇنىڭدىن يېنىڭلار﴾[1] دېدى ئەمەسمۇ، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

297 ـ باب

## قېرىلارنىڭ ئاق كىرگەن چاچ ـ ساقاللىرىنى تېرىشتىن چەكلەش ۋە ياش يىگىتنىڭ تۇنجى چىققان ساقىلىنى تېرىۋېتىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

1646/1 ـ عنْ عَمْرِو بنِ شُعَيْبٍ، عن أبيهِ، عنْ جَدِّهِ رضي اللَّه عَنْهُ، عنِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «لاَ تَنْتِفُوا الشَّيْبَ، فَإِنَّهُ نُورُ الْمُسْلِمِ يومَ الْقِيامةِ» رواهُ أبو داودَ والتِّرْمِذِيُّ، والنسائِيُّ بأَسَانِيدَ حسنَةٍ، قَالَ الترمذي: هُو حديثٌ حَسَنٌ.

**1646/1** ـ ئەمرى ئىبنى شۇئەيبنىڭ بوۋىسى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قېرىلىقنىڭ ئالامىتىنى ئېلىۋەتمەڭلار، چۈنكى ئۇ مۇسۇلماننىڭ قىيامەت كۈنىدىكى نۇرىدۇر». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1647/2 ـ وعنْ عائِشَةَ رضي اللَّه عَنْهَا قَالَتْ: قَالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ عمِل عملاً لَيْس عليهِ أَمْرُنَا فهُو رَدٌّ» رواه مسلم.

**1647/2** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر كىشى بىزنىڭ دىنىمىزدا يوق بىر ئىشنى قىلسا ئۇ رەت قىلىنىدۇ». [مۇسلىمدىن]

298 ـ باب

## ئوڭ قول بىلەن ئىستىنجا قىلىشنىڭ ۋە سەۋەبسىز ئوڭ قول بىلەن ئەۋرىتىنى سىلاشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1648/1 ـ عنْ أبِي قَتَادةَ رضي اللَّه عَنْهُ عنِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «إِذَا بال أحدُكُمْ. فَلاَ يأْخُذَنَّ ذَكَرهُ بِيَمِينِهِ، وَلاَ يستَنْجِ بيمِينِهِ، ولاَ يتَنَفَّسْ في الإِنَاءِ».
متفقٌ عليه. وفي الْباب أَحاديثٌ كَثِيرةٌ صحِيحةٌ.

[1] سۈرە ھەشر 7 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

**1648/1** ـ ئەبۇقەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر سىلەرنىڭ بىرىڭلار، كىچىك تەرەت سۇندۇرسا ئەۋرىتىنى ئوڭ قولى بىلەن تۇتمىسۇن، ئوڭ قولى بىلەن ئىستىنجا قىلمىسۇن ۋە تاماق قاچىسىغا تىنمىسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 299 ـ باب

## سەۋەبسىز بىر پاي ئاياغ ۋە بىر پاي پايپاق بىلەن مېڭىشنىڭ ۋە ئۆرە تۇرۇپ ئاياغ ـ پايپاق كىيىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1649/1 ـ عنْ أبي هُريرةَ رضي اللَّه عنْهُ أنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «لا يمْشِ أحدُكُم في نَعْلٍ واحِدَةٍ، لِينْعَلْهُما جميعاً، أوْ لِيخْلَعْهُمَا جميعاً».

وفي روايةٍ» أوْ لِيُحْفِهِما جميعاً» متفقٌ عليْهِ.

**1649/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار بىر پاي ئاياغتا ماڭمىسۇن، يا ھەر ئىككىلىسىنى كىيسۇن ياكى ھەر ئىككىلىسىنى سېلىۋەتسۇن»، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1650/2 ـ وعنه قَال: سمِعتُ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «إذَا انْقَطَعَ شِسْعُ نَعْلِ أحدِكُمْ، فلا يمْشِ في الأخْرى حتَّى يُصْلِحَهَا» رواهُ مسلم.

**1650/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «سىلەرنىڭ بىرىڭلارنىڭ ئايىغىنىڭ بىر بوغقۇچى ئۈزۈلۈپ كەتسە، ئۇنى ئوڭشىمىغىچىلىك بىر پاي ئاياغتا ماڭمىسۇن». [مۇسلىمدىن]

1651/3 ـ وعَنْ جابِرٍ رضي اللَّه عنْهُ أن رسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَهَى أنْ ينْتَعِلَ الرَّجُلُ قَائماً. رواهُ أبُو داوُدَ بِإِسْنَادٍ حَسنٍ.

**1651/3** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياغنى ئۆرە تۇرۇپ كىيىشتىن چەكلىگەن. [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 300 ـ باب

## كېچىسى ئۆينىڭ ئوچاق ۋە چىراقلىرىدىكى ئوتلارنى ئۆچۈرۈپ يېتىش توغرىسىدا

1652/1 ـ عنِ ابْنِ عُمرَ رضي اللَّه عنْهُمَا عنِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «لا تَتْرُكُوا النَّار في بُيُوتِكُمْ حِين تَنامُونَ» متفق عليه.

**1652/1** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر ئۇخلايدىغان چاغدا ئۆيۈڭلاردىكى ئوتنى ئۆچۈرۈۋېتىڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1653/2 ـ وعَنْ أبي مُوسَى الأشْعريِّ رضي اللَّه عنْهُ قَالَ: احْتَرَقَ بيْتٌ بِالمدينةِ على أَهْلِهِ مِنَ اللَّيْلِ. فَلَمَّا حُدِّثَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِشَأْنِهِمْ قَال: «إنَّ هَذِهِ النَّار عدُوٌّ لكُمْ، فَإذَا نِمْتُمْ فأطْفِئُوها» متفق عليه.

**1653/2** ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كېچىسى مەدىنىدە ئادەم ئولتۇرىدىغان بىر ئۆيگە ئوت كېتىپ كۆيۈپ كەتتى. بۇ ئىش يۈز بەرگەنلىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: «ئوت بولسا سىلەرنىڭ دۈشمىنىڭلاردۇر، ئۇخلاشتىن بۇرۇن ئۇنى ئۆچۈرۈۋېتىڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1654/3 ـ وعنْ جابِرٍ رضي اللَّه عنْهُ عنْ رسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «غَطُّوا الإِنَاء، وأوْكِئُوا السِّقَاءَ، وَأَغْلِقُوا الْباب، وَأَطفِئُوا السِّراج، فإنَّ الشَّيْطَانَ لا يحِلُّ سِقَاءً، ولاَ يفتَحُ باباً، ولاَ يكْشِفُ إنَاءً، فإنْ لَمْ يجِدْ أحَدُكُمْ إلا أنْ يَعْرُضَ على إنَائِهِ عوداً، ويذْكُر اسْمَ اللَّهِ فَلْيفْعَلْ، فَإنَّ الفُويْسِقَةَ تُضْرِمُ على أهْلِ البيتِ بيْتَهُمْ» رواهُ مسلم.

**1654/3** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قاچىلارنى يېپىڭلار، تۇلۇمنىڭ ئاغزىنى چىگىڭلار، ئىشىكنى تاقاڭلار، چىراقنى ئۆچۈرۈڭلار. چۈنكى، شەيتان تۇلۇمنى يېشەلمەيدۇ. ئىشىكنى ئاچالمايدۇ. قاچىنىڭ ئاغزىنى ئاچالمايدۇ. ئەگەر سىلەرنىڭ بىرىڭلار (قاچىنى ياپقىدەك نەرسە) تاپالمىسا، بىسمىللاھ دەپ بىر تال ياغاچنى توغرىسىغا قويۇپ قويسۇن. چۈنكى چاشقان ئۆي ئىگىلىرى ئۇخلاپ قالغاندا ئۆچۈرۈلمىگەن چىراقنىڭ پىلىكىنى تارتىپ ئۇلارنىڭ ئۆيىنى كۆيدۈرۈۋېتىدۇ». [مۇسلىمدىن]

## 301 ـ باب

### سۆز ۋە ھەرىكەتلەردىكى ئارتۇق تەكەللۇپتىن چەكلەش توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿قُلْ مَا أَسْأَلُكُمْ عَلَيْهِ مِنْ أَجْرٍ وَمَا أَنَا مِنَ الْمُتَكَلِّفِينَ﴾ ﴿ئېيتقىنكى، (الله تەرىپىدىن كەلگەن ۋەھيىنى) تەبلىغ قىلغانلىقىمغا سىلەردىن ھېچ ھەق تەلەپ قىلمايمەن، مەن (قۇرئاننى) ئۆيتىرا قىلغۇچىلاردىن (يەنى يالغاندىن توقۇغۇچىلاردىن) ئەمەسمەن﴾[1].

1655/1 ـ وعنْ ابن عُمر، رضي اللَّه عنهُما، قَالَ: نُهينَا عنِ التَّكلُّفِ. رواه البُخاري.

**1655/1** ـ ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز ئارتۇقچە تەكەللۇپ قىلىشتىن توسۇلغان. [بۇخارىدىن]

1656/2 ـ وعنْ مسْرُوق قَال: دخَلْنَا على عبْدِ اللَّهِ بن مسْعُودٍ رضي اللَّه عنْهُ فقَال: يا أَيُّهَا النَّاس منْ عَلِم شَيْئاً فَلْيقُلْ بهِ، ومنْ لَمْ يعْلَمْ، فلْيقُلْ: اللَّه أعْلَمُ، فإنَّ مِنَ الْعِلْمِ أن تَقُولَ لِمَا لا تَعْلَمُ: اللَّه أعْلَمُ. قَال اللَّه تَعالى لِنَبيِّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: ﴿قلْ ما أسأَلُكُمْ عَلَيْهِ منْ أجْرٍ وما أنا مِنَ المُتكلِّفِين﴾ رواهُ البخاري.

[1] سۈرە ساد 86 ـ ئايەت.

**1656/2** ـ مەسرۇق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇدنىڭ يېنىغا كىردۇق، ئۇ ئى كىشىلەر! كىم بىر نەرسىنى بىلسە شۇنى دېسۇن، بىلمىگەن نەرسىنى الله بىلىدۇ دېسۇن، ئۇنداق دېيىش شۇ كىشىنىڭ ئالىملىقىنىڭ ئىپادىسىدۇر، الله تائالا پەيغەمبىرىگە: ﴿ئېيتقىنكى، (الله تەرىپىدىن كەلگەن ۋەھيىنى) تەبلىغ قىلغانلىقىمغا سىلەردىن ھېچ ھەق تەلەپ قىلمايمەن، مەن (قۇرئاننى) ئۆزۈمدىن توقۇپ (ئۆز ئالدىمغا) ئېيتقان كىشىلەردىن ئەمەسمەن دېگىن﴾[1] دېدى. [بۇخارىدىن]

## 302 ـ باب

## مېيىتكە ئۈن سېلىپ يىغلاش، مەڭزىنى كاچاتلاش، ياقىسىنى يىرتىش، چېچىنى يۇلۇش ۋە چۇشۇرۇۋېتىش ۋە الله ـ توۋا دەپ يىغلاشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1657/1 ـ عَنْ عُمَر بْنِ الخَطَّابِ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَال النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «المَيِّتُ يُعذَّبُ في قَبرِهِ بِما نِيح علَيْهِ». وفي رواية: «ما نِيحَ علَيْهِ» متفقٌ عليه.

**1657/1** ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مېيىتكە ئۈن سېلىپ يىغلىغان سەۋەب بىلەن، مېيىت قەبرىسىدە ئازابلىنىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1658/2 ـ وعن ابْنِ مسعُودٍ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَيْسَ مِنَّا مَنْ ضَرَبَ الخُدُودَ، وشَقَّ الجُيُوبَ، ودَعا بِدَعْوَى الجَاهِلِيةِ» متفقٌ عليه.

**1658/2** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يۈزلىرىگە كاچاتلاپ، ياقىلىرىنى يىرتىپ، جاھىلىيەتنىڭ قوشاقلىرىنى توقۇپ يىغلىغان ئادەم بىزدىن ئەمەس». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1659/3 ـ وعنْ أبي بُرْدَة قَالَ: وَجِعَ أَبُو مُوسَى الأشعريُّ رضي اللَّه عنه، فَغُشِيَ علَيْهِ، وَرَأْسُهُ في حِجْرِ امْرأَةٍ مِنْ أَهْلِهِ، فَأَقْبلَتْ تَصِيحُ بِرنَّةٍ فَلَمْ يَسْتَطِعِ أنْ يَرُدَّ عَلَيْهَا شَيْئاً، فَلَمَّا أَفَاقَ، قَال: أنَا بَرِيءٌ مِمَّنْ بَرِئَ مِنْهُ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، إن رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بَرِيء مِنَ الصَّالِقَةِ، والحَالَقةِ، والشَّاقَّةَ، متفقٌ عليه.

**1659/3** ـ ئەبۇبۇردە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئەبۇمۇسا ئاغرىپ قېلىپ ھۇشىدىن كەتتى، ئۇنىڭ بېشى ئايالىنىڭ قۇچىقىدا ئىدى. ئايالى ئۈن سېلىپ يىغلاشقا باشلىدى. ئەبۇمۇسا ئۇنىڭغا ھېچ قانداق رەددىيە بېرەلمەي، ھۇشىغا كەلگەندە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزار بولغان كىشىدىن مەنمۇ بىزار، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (مۇسىبەت يەتكەندە) ئۈن سېلىپ يىغلىغۇچى، چېچىنى چۇشۇرۇۋەتكۈچى ۋە كىيىمنى يىرتقۇچى ئايالدىن بىزاردۇر، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

---

[1] سۈرە ساد 86 ـ ئايەت.

1660/4 ـ وعَن المُغِيرةِ بنِ شُعْبَةَ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «مَنْ نِيحَ عَلَيْهِ، فَإِنَّهُ يُعَذَّبُ بِمَا نِيحَ عَلَيْهِ يَوْمَ الْقِيامةِ» متفقٌ عليه.

**1660/4** ـ مۇغىرە ئىبنى شۇئبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قانداق بىر مېيىتكە ئۈن سېلىپ يىغلانسا قىيامەت كۈنى ئۇ مېيىت ئۇنىڭ سەۋەبى بىلەن ئازابلىنىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1661/5 ـ وعَنْ أمِّ عَطِيَّةَ نُسَيْبَةَ بِضَمِّ النُّونِ وَفَتحِهَا رضي اللَّه عَنْهَا قَالَتْ: أَخَذَ عَلَيْنَا رَسُولُ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم عِنْدَ البَيْعَة أنْ لا نَنُوح. متفقٌ عليه.

**1661/5** ـ ئۇممۇئەتىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەيئەت قىلغاندا ئۇ بىزدىن مېيىتكە ئۈن سېلىپ يىغلىماسلىقىمىزغا ۋەدە ئالغان. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1662/6 ـ وَعَنِ النُّعْمانِ بنِ بشيرٍ رضي اللَّه عنْهُمَا قَالَ: أُغْمِي علَى عبْدِ اللَّه بنِ رَوَاحَةَ رضي اللَّه عنْهُ، فَجَعَلَتْ أُخْتُهُ تبكي، وتَقُولُ: واجبلاَهُ، واكذَا، واكَذَا: تُعدِّدُ علَيْهِ. فقَال حِينَ أَفَاقَ: ما قُلْتِ شيْئاً إلاَّ قِيل لي: أَنْتَ كَذَلِكَ؟، رواهُ البُخَارِي.

**1662/6** ـ نوئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئابدۇللاھ ئىبنى راۋاھە ھۇشىدىن كەتكەندە ئۇنىڭ قىز قېرىندىشى يىغلاپ: ۋاي! بىزنىڭ تېغىمىز، ۋاي! ئۇندىغىمىز، بۇندىغىمىز دېگىلى تۇردى. ئۇ ھۇشىغا كەلگەندە: ئى! سىڭلىم، سىز نېمىدېگەن بولسىڭىز، ماڭا: سەن شۇنداقمىدىڭ؟ دېيىلىپ تۇردى، دېدى. [بۇخارىدىن]

1663/7 ـ وَعَن ابن عُمر رضي اللَّه عنْهُمَا قَال: اشْتَكَى سعْدُ بنُ عُبادَةَ رضي اللَّه عنْهُ شَكْوَى، فَأَتَاهُ رسُولُ اللَّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم يعُودُهُ مع عبْدِ الرَّحْمنِ بنِ عوفٍ، وسَعْدِ بنِ أَبي وقَّاص، وعبْدِ اللَّه بن مسْعُودٍ رضي اللَّه عنْهمْ، فلما دخَلَ عليهِ، وجدهُ في غَشْيَةٍ فَقَالَ: «أقضَى؟» قَالُوا: لا يا رسُولَ اللَّه. فَبَكَى رسُولُ اللَّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم. فَلمَّا رَأَى الْقَوْمُ بُكَاءَ النبي صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم بَكَوْا، قَالَ: «أَلاَ تَسْمعُونَ؟ إنَّ اللَّهُ لا يُعَذِّبُ بدمْعِ الْعَيْنِ، ولا بِحُزْنِ الْقَلْبِ، ولَكِنْ يُعذِّبُ بِهذَا» وَأَشَارَ إلى لِسانِهِ» أَوْ يَرْحَمُ» متفقٌ عليه.

**1663/7** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف، سەئىد ئەبۇۋەققاس، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد قاتارلىقلار بىلەن سەئىد ئىبنى ئۇبادەنى يوقلاپ كېلىپ يىغلاپ تاشلىدى. كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يىغلىغانلىقىنى كۆرۈپ ئۇلارمۇ يىغلاپ كېتىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاڭلاپ قويۇڭلار! الله كۆزنىڭ ياش تۆكىشى ۋە دىلنىڭ غەمكىن بولۇشى بىلەن ئازابلىمايدۇ، لېكىن ماۋۇنىڭ سەۋەبى بىلەن ئازابلايدۇ ياكى رەھىم قىلىدۇ» دەپ تىلىغا ئىشارەت قىلدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1664/8 ـ وعَنْ أَبي مالِكٍ الأَشْعَرِيِّ رضي اللَّه عنْهُ قالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم: «النَّائِحَةُ إِذَا لَمْ تَتُبْ قَبْل مَوْتِهَا تُقَامُ يومَ الْقِيامةِ وعَلَيْها سِرْبَالٌ مِنْ قَطِرَانٍ، ودَرْعٌ مِنْ جرَبٍ» رواهُ مسلم.

**1664/8** ـ ئەبۇمالىك ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۆلۈككە يىغلىغۇچى ئايال ئۆلۈشتىن ئىلگىرى تەۋبە قىلمىسا قىيامەت كۈنى كۆكسى مېيىدىن[1] ئىشتان، چىقاندىن كۆينەك كىيگۈزۈپ تۇرغۇزۇپ قويۇلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1665/9 ـ وعنْ أُسيدِ بنِ أبي أُسِيدِ التَّابِعيِّ عَنِ امْرَأَةٍ مِنَ المُبايعات قَالَتْ: كَانَ فِيمَا أخذ علَيْنَا رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، في المعْرُوفِ الَّذِي أخذَ علَيْنَا أنْ لا نَعْصِيَهُ فِيهِ: أنْ لا نَخْمِشَ وَجْهاً، ولاَ نَدْعُوَ ويْلاً، ولا نَشُقَّ جيْباً، وأنْ لا نَنْثُر شَعْراً. رَواهُ أبو داوُدَ بإسْنادٍ حسنٍ.

**1665/9** ـ ئۇسەيد ئىبنى ئەبۇئۇسەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەيئەت قىلغان ئاياللارنىڭ بىرىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، ئۇ ئايال مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزدىن بۇيرۇغان ياخشى ئىشلاردىن باش تارتماسلىقىمىزغا ئالغان بەيئىتىدە، يۈزلىرىمىزنى تاتىلىماسلىقىمىز، ئۇن سېلىپ يىغلىماسلىقىمىز، ياقىلارنى يىرتماسلىقىمىز، چاچنى يۇلماسلىقىمىز بار ئىدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

1666/10 ـ وعَنْ أبي مُوسَى رضي اللَّه عنْهُ أن رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «ما مِنْ ميِّتٍ يَمُوتُ، فَيَقُومُ باكِيهِمْ، فَيَقُولُ: وَاجبلاهُ، واسَيِّداهُ أوَ نَحْو ذَلِك إلاَّ وُكِّل بِهِ مَلَكَانِ يلْهَزَانِهِ: أهَكَذَا كُنتَ؟» رَوَاهُ التِّرْمِذِي وقال: حديثٌ حَسَنٌ.

**1666/10** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر كىشى ئۆلگەن كېيىن ئۇنىڭ يىغلىغۇچىلىرى، ۋاي تېغىمىز! ۋاي يۆلەنچۈكىمىز! دەپ ياكى شۇنىڭدەك سۆزلەرنى قىلىپ يىغلاشقىلى تۇرىدىكەن، ئۇ مېيىتكە ئىككى پەرىشتە مۇئەككەل قىلىنىپ، پەرىشتىلەر ئۇنى: سەن شۇنداقمىدىڭ؟ دەپ دۈشكەللەيدۇ». [تىرمىزىدىن]

1667/11 ـ وعنْ أبي هُريْرةَ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «اثْنَتَانِ في النَّاسِ هُمَا بِهِمْ كُفْرٌ: الطَّعْنُ في النَّسَبِ، والنِّيَاحَة عَلَى المَيِّتِ» رواهُ مسلم.

**1667/11** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەر ئارىسىدا ئىككى تۈرلۈك ئىش بولۇپ، ئۇ كىمدە بولسا، شۇ كىشىدە كۇپۇرلۇق بولغان بولىدۇ. بىرى: كىشىنىڭ نەسەبىگە تىل تەككۈزۈش، يەنە بىرى: مېيىتكە ئۈن سېلىپ يىغلاش». [مۇسلىمدىن]

## 303 ـ باب

## ھەر قانداق ۋاستىلەردىن پايدىلىنىپ پال سېلىشنىڭ ۋە پال سالدۇرۇشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1668/1 ـ عنْ عائِشَةَ رضي اللَّه عَنْهَا قَالَتْ: سَأَلَ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أُنَاسٌ عنِ الْكُهَّانِ، فَقَالَ: «لَيْسُوا بِشَيءٍ» فَقَالُوا: يَا رَسُولَ اللَّه إنَّهُمْ يُحَدِّثُونَنَا أحْيَاناً بشَيْءٍ فيكُونُ حقّاً؟ فقَالَ رَسُول اللَّه صَلّى

[1] رەڭگى قارا، ناھايىتى سېسىق ماي.

اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «تِلْكَ الْكَلمةُ مِنَ الْحَقِّ يخْطَفُهَا الجِنِّيُّ. فَيَقرُّهَا في أُذُنِ ولِيِّهِ، فَيخْلِطُون معهَا مِائَةَ كِذْبَةٍ» مُتَّفَقٌ عليْهِ.

وفي روايةٍ للبُخَارِيِّ عنْ عائِشَةَ رضي اللَّه عنْهَا أنَّهَا سَمِعَت رَسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «إنَّ الملائكَةَ تَنْزِلُ في العَنانِ وهو السَّحابُ فَتَذْكُرُ الأمْرَ قُضِيَ في السَّمَاءِ، فيسْتَرِقُ الشَّيْطَانُ السَّمْع، فَيَسْمعُهُ، فَيُوحِيهِ إلى الْكُهَّانِ، فيكْذِبُونَ معَهَا مائَةَ كَذْبةٍ مِنْ عِنْدِ أنفُسِهِمْ».

قولُهُ: «فَيَقُرُّهَا» هو بفتح الياء، وضم القاف والراءِ: أي: يُلقِيهَا. » والْعنَانُ» بفتح العين.

**1668/1** - ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر تۈركۈم كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كاھىنلىق توغرىسىدا سورىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كاھىنلار ھېچ نەرسىنى بىلمەيدۇ» دېدى. ئۇلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بەزىدە بەزى ۋاقىتلاردا بىرەر ئىش توغرىسىدا سۆزلەپ بېرىدۇ، ئاندىن ئۇ توغرا چىقىپ قالىدۇ، دېۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەقتىن بولغان ئاشۇ سۆزنى جىن ئوغرىلاپ ئۇنى ئۆزىنىڭ يېقىن ئادىمىنىڭ قۇلىقىغا دەپ بېرىدۇ، ئاندىن ئۇلار ئۇنىڭغا يۈز يالغاننى قوشۇپ سۆزلەيدۇ»، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام بۇخارىنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «پەرىشتىلەر بۇلۇتقا چۈشۈپ، (زېمىندا بولىدىغان) ئاسماندا ھۆكۈم قىلىنغان ئىشلارنى سۆزلىشىدۇ، شەيتان ئوغرىلىقچە ئاڭلاشقا تىرىشىدۇ ۋە ئۇنى ئاڭلايدۇ - دە، ئۇنىڭغا 100 يالغاننى قوشۇپ كاھىنلارغا دەپ بېرىدۇ» دېيىلگەن.

1669/2 - وعنْ صفيَّةَ بِنْتِ أبي عُبيدٍ، عَنْ بَعْضِ أزْواجِ النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ورضي اللَّه عنْهَا عَنِ النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «مَنْ أتَى عَرَّافاً فَسألَهُ عنْ شَيْءٍ، فَصدَّقَهُ، لَمْ تُقْبلْ لَهُ صلاةٌ أرْبَعِينَ يوْماً» رواهُ مسلم.

**1669/2** - سەفىيە بىنتى ئەبۇئۇبەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بەزى ئاياللىرىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «رەممالنىڭ قېشىغا كېلىپ، ئۇنىڭدىن بىر ئىشنى سوراپ ئۇنىڭغا ئىشەنگەن كىشىنىڭ 40 كۈنلۈك نامىزى قوبۇل قىلىنمايدۇ». [مۇسلىمدىن]

1670/3 - وعنْ قَبِيصَةَ بن المُخَارِقِ رضي اللَّه عنْهُ قَالَ: سمِعْتُ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: الْعِيَافَةُ، والطِّيرَةُ، والطَّرْقُ، مِنَ الجِبْتِ».

رواهُ أبو داود بإسناد حسن، وقال: الطَّرْقُ: هُوَ الزَّجْرُ، أيْ: زجْرُ الطَّيْرِ، وهُوَ أنْ يَتَيمَّنَ أوْ يتَشاءَمَ بِطَيرانِهِ، فَإنْ طَار إلى جهةِ الْيمِينِ تَيَمَّنَ، وَإنْ طَارَ إلى جهةِ الْيَسَارِ تَشَاءَم: قال أبو داود: «وَالْعِيافَةُ»: الخَطُّ.

قال الجَوْهَرِيُّ في» الصِّحاح»: الجِبْتُ كَلِمةٌ تَقَعُ على الصَّنَمِ والكَاهِنِ والسَّاحِرِ ونَحْوِ ذلكَ.

**1670/3** - قەبىيسە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «يەرگە بىر نەرسىنى جىجاپ، غەيبتىن سۆزلەش ۋە شۇم پال ئېلىش ۋە قۇشلارنى ئۈچۈرۈپ پال ئېلىش كۇپۇرلۇقتىندۇر». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1671/4 ـ وعنْ ابْنِ عبَّاسٍ رضي اللّه عنْهُما قَالَ: قَال رَسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «من اقْتَبَسَ عِلْماً مِنَ النُّجُومِ، اقْتَبسَ شُعْبَةً مِنَ السِّحْرِ زَادَ ما زَاد» رَوَاهُ أبو داود بإسناد صحيح.

**1671/4** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى مۇنەججىملىكتىن (يۇلتۇزغا قاراپ پال ئېلىش) بىر ئىلىم ئۆگەنسە سېھرىگەرلىكتىن بىر شاخچە ئالغان بولىدۇ. ئۇ ئىلىمنى كۆپ ئۆگەنگەنسېرى سېھرىگەرلىكمۇ ئېشىپ بارىدۇ. (گۇناھى ئېشىپ بارىدۇ)». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1672/5 ـ وعَنْ معاوِيَةَ بنِ الحَكَم رضي اللّه عَنْهُ قَال: قُلْتُ يا رسُول اللّه إنِّى حَدِيثُ عهْدٍ بِجاهِلِيَّةٍ، وقدْ جَاءَ اللّه تعالى بالإسْلام، وإنَّ مِنَّا رجالاً يأتُونَ الْكُهَّانَ؟ قَال: «فَلا تَأْتِهِم» قُلْتُ: وَمِنَّا رجالٌ يتَطَيَّرُونَ؟ قال: «ذلكَ شَيْءٌ يجِدُونَه في صُدُورِهِمْ، فَلاَ يُصُدُّهُمْ» قُلْتُ: وَمِنَّا رِجَالٌ يَخُطُّونَ؟ قَالَ: «كَانَ نبيٌّ مِنَ الأَنْبِيَاءِ يَخُط، فَمَنْ وَافَقَ خَطَّهُ، فَذاكَ» رواه مسلم.

**1672/5** ـ مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن: ئى اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرى! مەن ئەمدىلا مۇسۇلمان بولغان ئادەممەن، اللّٰه تائالا ئىسلامنى ئېلىپ كەلدى، بىزنىڭ ئىچىمىزدىن كاھىنلارنىڭ قېشىغا بارىدىغان كىشىلەر بار، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇلار كاھىنلارنىڭ قېشىغا بارمىسۇن» دېدى. مەن: بىزنىڭ ئىچىمىزدىن شۇم پال ئالىدىغان كىشىلەر بار، دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ، ئۇلار كۆڭلىگە كەلتۈرىۋالغان ئىشتۇر، بۇ ئۇلارنى قىلماقچى بولغان ئىشىدىن توسۇپ قالالمايدۇ» دېدى. مەن: بىزنىڭ ئىچىمىزدىن يەرگە جىجايدىغان كىشىلەر بار دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەردىن بىر پەيغەمبەر يەرگە جىجايدىغان ئىدى، كىمنىڭ جىجغى ئۇنىڭغا توغرا كېلىپ قالسا شۇنىڭچە بولىدۇ (لېكىن ئاساسەن توغرا كەلمەيدىغان بولغانلىقى ئۈچۈن ھارامدۇر)» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1673/6 ـ وعَنْ أبي مسعُودٍ الْبدرِي رَضيَ اللّه عنْهُ أنَّ رَسُولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَهَى عَنْ ثَمَنِ الْكَلْبِ، ومهْرِ الْبَغِيِّ وحُلْوانِ الْكاهِنِ» متفقٌ عليهِ.

**1673/6** ـ ئەبۇمەسئۇد بەدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىت ساتقان پۇل ۋە پاھىشىدىن كەلگەن يول بېرىلگەن پۇلدىن ۋە كاھىنغا بېرىلگەن سوۋغىچە بېرىشتىن توستى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 304 ـ باب

## شۇم پال ئېلىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

1674/1 ـ وعنْ أنَسٍ رضي اللّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا عَدْوَى ولا طِيَرَةَ ويُعْجِبُنى الفأْلُ» قالوا: ومَا الْفَأْلُ؟ قَالَ: «كَلِمةٌ طيِّبَةٌ» متفقٌ عليه.

**1674/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «(اللّٰه نىڭ ئىزنىسىز) كېسەل يۇقۇش يوق، شۇم پال ئېلىش يوق، ماڭا ياخشى پال ياقىدۇ» دېۋىدى،

ساھابىلار: ياخشى پال دېگەن نېمە؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياخشى سۆز» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1675/2 ـ وعَنْ ابْنِ عُمَرَ رضي اللَّه عَنْهُما قَالَ: قَالَ رسُولُ اللَّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم: لا عَدْوى وَلا طِيَرَةَ، وإنْ كَان الشُّؤمُ في شَيْءٍ، فَفي الدَّارِ، والمَرْأةِ وَالفرَسِ» متفقٌ عليه.

**1675/2** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «(الله نىڭ ئىزنىسىز) كېسەل يۇقۇش يوق، شۇم پال ئېلىش يوق، ئەگەر بىر نەرسىدە شۇملۇق بار دېيىلسە، ھويلىدا (يەنى تار بولۇشى، خوشنىسىنىڭ ناچار بولۇش سەۋەبى بىلەن)، ئايالدا (يەنى دىيانىتى ۋە ئەخلاقىنىڭ ناچار بولۇش سەۋەبى بىلەن)، ئاتتا (ئۇنىڭ خۇيى سەۋەبى بىلەن) بولىدۇ» دېگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1676/3 ـ وعَنْ بُرَيْدَةَ رضِيَ اللَّه عَنْهُ أَنَّ النبيَّ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ لا يتطَيَّرُ. رَواهُ أَبُو داود بإسنادٍ صحيح.

**1676/3** ـ بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇم پال ئالمايدىغان ئىدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

1677/4 ـ وَعنْ عُرْوَةَ بْنِ عامِرٍ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: ذُكِرتِ الطِّيَرَةُ عِنْد رَسُولِ اللَّه صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم فقَالَ: «أَحْسَنُهَا الْفَأَلُ، وَلا تَرُدُّ مُسْلِماً، فَإذا رأى أَحَدُكُمْ ما يَكْرَه، فَلْيقُلْ: اللَّهُمَّ لا يَأْتى بالحَسَناتِ إلاَّ أَنتَ، وَلا يَدْفَعُ السَّيِّئاتِ إلاَّ أَنْتَ، وَلا حوْلَ وَلا قُوَّةَ إلاَّ بك» حديثٌ صَحيحٌ رَوَاهُ أَبو داودُ بإسنادٍ صَحيح

**1677/4** ـ ئۇرۋە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا شۇم پال توغرۇلۇق گەپ بولۇنغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «پالنىڭ ياخشىسى ياخشى پال ئېلىشتۇر[1]. شۇم پال مۇسۇلماننى قىلماقچى بولغان ئىشتىن قايتۇرۇۋەتمىسۇن. ئەگەر سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۆزى ياقتۇرمايدىغان نەرسىنى كۆرسە ئى الله! ياخشىلىقلارنى سەنلا ئېلىپ كېلىسەن ۋە يامانلىقلارنى سەنلا قايتۇرىسەن، كۈچ ـ قۇۋۋەت ساڭىلا خاستۇر دېسۇن» دېدى. [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 305 ـ باب

## يوتقان ـ كۆرپە، كىيىم ـ كېچەك، يول ۋە تام ـ تورۇسى قاتارلىق تۇرمۇشىمىزدىكى ھەرقانداق نەرسىگە ئادەم ۋە ھايۋاننىڭ سۈرىتىنى چۈشۈرىشنىڭ ھاراملىقى ۋە سۈرەتلەرنى يوقىتىشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

1678/1 ـ عَن ابْنِ عُمَرَ رضي اللَّه عَنْهُما أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إنَّ الَّذين يَصْنَعونَ هذِهِ الصُّورَ يُعَذَّبُونَ يَوْمَ الْقِيَامَةِ، يُقَالُ لَهُمْ: أَحْيُوا مَا خَلَقْتُمْ» متفقٌ عليه.

---

[1] ياخشى پال دېگەن بىر ئىشنى قىلماقچى بولسا، ئىشنىڭ بېشىدىلا بىرەر ئاسانلىق ياكى خۇشاللىق بىر ئىشلارغا يولۇقسا بۇ ئىشىمنى الله ئاسان قىلىدىغان ئوخشايدۇ، دېيىشى. ئەمما شۇم ئېلىشقا بولمايدۇ دېگەنلىك ئىشكىتىن چىققان ھامان ئايال كىشىگە ياكى ئىتقا مۈشۈككە ئۇچرىسا ئىشىم قاملاشمىغىدەك دېيىشىدۇر.

**1678/1** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇشۇ سۈرەتنى سىزغۇچىلار ھەقىقەتەن قىيامەتتە ئازابلىنىپ، ئۇلارغا سىزغان نەرسىلىرىڭلارنى تىرىلدۈرۈڭلار دېيىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1679/2 ـ وعَنْ عَائِشَةَ رضي اللّه عنهَا قَالَتْ: قَدِمَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِنْ سَفرٍ وَقَدْ سَتَرْتُ سَهْوَةً لي بِقِرَامٍ فيهِ تماثيلُ، فَلَمَّا رَآهُ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم تَلوَّنَ وجْهُهُ وقَالَ: «يا عَائِشَةُ أشدُّ الناسِ عَذاباً عِنْدَ اللَّه يَوْمَ الْقِيامةِ الَّذِينَ يُضَاهُون بخَلْقِ اللَّه،» قَالَتْ: فَقطَعْنَاهُ، فَجَعَلنا مِنْهُ وِسادةً أَوْ وِسادَتَيْن. متفقٌ عليه.

**1679/2** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر سەپەردىن قايتىپ كەلدى. مەن كارۋاتقا سۈرەتلىك نېپىز پەردە تارتىپ قويغان ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى كۆرۈپلا چىرايى ئۆزگىرىپ كەتتى. ئاندىن: «ئى ئائىشە! قىيامەت كۈنى اللّٰه نىڭ ئالدىدا قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدىغان كىشى اللّٰه نىڭ مەخلۇقاتىغا بىر نەرسىنى ئوخشاتقان كىشى يەنى جانلىق نەرسىنىڭ (سۈرىتىنى) سىزغان كىشى» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1680/3 ـ وَعَن ابْنِ عَبَّاسٍ رضي اللّه عنْهُمَا قَالَ: سَمِعْتُ رَسُولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «كُلُّ مُصَوِّرٍ في النَّارِ يُجْعَلُ لَهُ بِكُلِّ صُورَةٍ صَوَّرَهَا نَفْسٌ فَيُعَذِّبُهُ في جهَنَّم» قَالَ ابْنُ عَبَّاسٍ: فَإِنْ كُنْتَ لا بُدَّ فَاعِلاً، فَاصْنَع الشَّجَرَ وَما لا رُوح فِيهِ. متفقٌ عليه.

**1680/3** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ھەر قانداق سۈرەت سىزغۇچى دوزاختا بولىدۇ، سىزغان ھەربىر سۈرىتىگە قارىتا سۈرەت سىزغۇچىغا بىر جان كۆپەيتىلىپ ئۇ جەھەننەمدە ھەسسىلەپ ئازابلىنىدۇ».

ئىبنى ئابباس: ئەگەردە بەك سىزغىڭ كەلسە دەل ـ دەرەخ ۋە باشقا جانسىز نەرسىلەرنى سىزغىن، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1681/4 ـ وَعَنْهُ قَالَ: سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «مَنْ صَوَّرَ صُورة في الدُّنْيَا، كُلِّفَ أنْ يَنْفُخَ فيها الرُّوح يَوْمَ الْقِيَامَةِ وَلَيْسَ بِنَافِخٍ» متفقٌ عليه.

**1681/4** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «دۇنيادا رەسىم سىزغان (جانلىقنىڭ) كىشى قىيامەت كۈنى سىزغان نەرسىلىرىگە روھ پۈۋلەشكە بۇيرىلىدۇ. ۋاھالەنكى، ئۇ پۈۋلىيەلمەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1682/5 ـ وعَن ابن مَسْعُودٍ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: سَمِعْتُ رَسُولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «إنَّ أَشَدَّ النَّاسِ عَذَاباً يَوْمَ الْقِيَامَةِ الْمُصَوِّرُونَ» متفقٌ عليه.

**1682/5** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قىيامەت كۈنى كىشىلەرنىڭ ئازاب جەھەتتە ئەڭ قاتتىق بولىدىغىنى سۈرەت سىزغۇچىلاردۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1683/6 ـ وَعَنْ أَبِي هُرَيْرَة رضي اللّه عَنْهُ قَالَ: سَمِعْتُ رَسُولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «قَالَ اللّه تَعَالى: ومَنْ أظْلَمُ مِمَّنْ ذهَب يَخْلُقُ كَخَلْقِي، فَلْيَخْلُقُوا ذَرَّةً أَوْ لِيَخْلُقُوا حَبَّةً، أَوْ لِيَخْلُقُوا شَعِيرَةً» متفقٌ عليه.

**1683/6** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «اللہ تائالا: ”مەن ياراتقان نەرسىگە ئوخشاش نەرسىلەرنى ياراتماقچى بولغان ئادەمدىنمۇ زالىم ئادەم بارمۇ؟ (اللہ ياراتقان جانلىق نەرسىلەرگە ئوخشىتىپ بىر نەرسە ياسىغان ۋە سىزغان ئادەم) قېنى ئۇلار چۈمۈلە ياكى بۇغداي ياكى ئارپا چاغلىق نەرسە يارىتىپ باقسۇن“ دەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1684/7 ـ وَعَنْ أَبِي طَلْحَةَ رضي اللّه عَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «لا تَدْخُلُ المَلائِكَةُ بَيْتاً فِيهِ كَلْبٌ وَلا صُورَةٌ» متفقٌ عليه.

**1684/7** ـ ئەبۇتەلھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «پەرىشتىلەر ئىت ۋە سۈرەت بار ئۆيگە كىرمەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1685/8 ـ وعن ابن عُمرَ رضي اللّه عَنْهُمَا قالَ: وَعَدَ رَسُولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم جِبْرِيلُ أَنْ يأتِيَهُ، فَرَاثَ عَلَيْهِ حتَّى اشْتَدَّ عَلى رَسُول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَخَرَجَ فَلَقِيهُ جِبْرِيلُ فَشَكَا إِلَيْهِ. فقَالَ: إنَّا لا نَدْخُلُ بيْتاً فيهِ كَلْبٌ وَلا صُورَةٌ. رواه البخاري.

**1685/8** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋەدە قىلىپ كېچىكىپ قالغان ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىچى پۇشۇپ سىرتقا چىقتى. جىبرىئىل ئۇنىڭغا ئۇچراشتى، جىبرىئىلغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ كېچىكىپ كەتكەنلىكى توغرۇلۇق گەپ قىلىۋىدى، جىبرىئىل: «بىز ئىت ۋە سۈرەت بار ئۆيگە كىرمەيمىز» دېدى. [بۇخارىدىن]

1686/9 ـ وَعَنْ عَائِشَةَ رضي اللّه عَنْهَا قَالَتْ: وَاعَدَ رَسُولَ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم جِبْرِيلُ عَلَيْهِ السَّلامُ في سَاعَةٍ أَنْ يأْتِيَهُ، فَجَاءَتْ تِلْكَ السَّاعةُ ولم يأتِهِ، قَالَتْ: وَكَانَ بِيَدِهِ عصاً، فَطَرَحَهَا مِنْ يَدِهِ وَهُوَ يَقُولُ: «مَا يُخْلِفُ اللّه وَعْدَهُ وَلا رُسُلُهُ» ثُمَّ الْتَفَتَ، فَإِذا جِرْوُ كَلْبٍ تَحْتَ سَرِيره. فَقالَ: «مَتَى دَخَلَ هذا الْكَلْبُ؟» فَقُلْتُ: وَاللّه مَا دَرَيْتُ بِهِ، فأمر به فَأُخْرِجَ، فَجَاءَهُ جِبْرِيلُ عَلَيْهِ السَّلامُ: فَقَال رَسُولُ اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «وَعَدْتَنِي، فَجَلَسْتُ لكَ ولَم تَأْتِنِي» فقالَ: مَنَعنِي الْكَلْبُ الذى كَانَ في بيْتِكَ إنَّا لا نَدْخُلُ بَيْتًا فِيهِ كَلْبٌ وَلا صورَةٌ» رواه مسلم.

**1686/9** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن مەلۇم بىر ۋاقىتتا كېلىمەن دېيىشىپ ۋاقتى كەلگەندە جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام كەلمىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «اللہ ۋە اللہ نىڭ مالائىكىلىرى ۋەدىگە خىلاپلىق قىلمايدۇ» دېگەن ھالدا قولىدىكى ھاسىنى تاشلىغاچ قارىسا كارىۋىتىنىڭ ئاستىدا بىر ئىتنىڭ كۈچۈكى تۇرۇپتۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ ئىت قاچان كىرىۋالدى؟»، دېدى. مەن: مەن بىلمەيمەن ،

دىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇيرۇپ ئۇنى چىقارغۇزىۋەتكەندىن كېيىن، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام كىرىپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ۋەدە قىلغان ئىدىڭ، ساڭا قاراپ ئولتۇردۇم، كەلمىدىڭ» دېۋىدى، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام، مېنى كىرىشتىن ئۆيىڭدىكى ئىت توسۇپ قويدى، بىز ئىت ۋە سۈرەت بار ئۆيگە كىرمەيمىز، دېدى. [مۇسلىمدىن]

وعَنْ أبي التيَّاح حَيَّانَ بنِ حُصَين قَالَ: قال لي عَليُّ بن أبي طَالِبٍ رضي اللَّه عَنْهُ: ألا أَبْعَثُكَ عَلى ما بَعَثَني عَلَيْهِ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم؟ أنْ لا تَدَعَ صُورَةً إلاَّ طَمسْتَهَا، ولا قَبْراً مُشْرِفاً إلاَّ سَوَّيْتَهُ. رواه مسْلِمٌ.

**1687/10** ـ ئەبۇھەييياج رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ (مېنى بىر جەڭگە ئەۋەتمەكچى بولۇپ): مەن سېنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى ئەۋەتكەن نەرسىگە ئەۋەتەيمۇ؟ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «ھەرقانداق سۈرەتنى قالدۇرماي يوقاتقىن، ئېگىز قوپۇرۇلغان ھەر قانداق قەبرىنى تۈزلىۋەتكىن» دېگەن، دېدى. [مۇسلىمدىن]

306 ـ باب

## ئىت ئۇۋ ئۇۋلاش، مال ـ ۋاران ياكى ئېكىنزارلىقنى قارىتىشتىن باشقا مەقسەتتە بېقىشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1688/1 ـ عن ابْنِ عُمَر رضي اللَّه عَنْهُما: قَالَ سمِعْتُ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «من اقْتَنى كَلْباً إلا كَلْب صَيْدٍ أَوْ مَاشِيةٍ فإنَّهُ يَنْقُصُ مِنْ أَجْرِهِ كُلَّ يومٍ قِيراطَانِ» متفقٌ عليه.

**1688/1** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كىمكى ئوۋ ياكى چارۋا ئىتىدىن باشقا ئىت باقسا، ھەر كۈنى ئۇنىڭ ياخشى ئەمەللىرىنىڭ ساۋابىدىن ئىككى قىيرات كېمىيىپ بارىدۇ» (بىر قىيرات دېگەن بىر نەرسىنىڭ 24 تىن بىرىدۇر). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1689/2 ـ وعَنْ أبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عنْهُ قَالَ: قَالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ أَمْسَكَ كَلْباً، فَإنَّهُ ينْقُصُ كُلَّ يَوْمٍ مِنْ عملِهِ قِيرَاطٌ إلاَّ كَلْب حَرْثٍ أَوْ مَاشِيَة» متفقٌ عليه.

وفي رواية لمسلم: «مَنِ اقْتَنى كَلْباً لَيْسَ بِكَلْبِ صَيْدٍ، ولا مَاشِيةٍ ولا أَرْضٍ فَإنَّهُ يَنْقُصُ مِنْ أَجْرِهِ قِيراطَانِ كُلَّ يْومٍ».

**1689/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى چارۋا ياكى ئېكىنزارلىقنى ساقلاش ئىتىدىن باشقا ئىت باقسا ئۇنىڭ ياخشى ئەمەللىرىنىڭ ساۋابىدىن ھەر كۈنى بىر قىيرات كېمىيىپ بارىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «كىمكى ئوۋ، چارۋا ياكى زېمىن ساقلاش ئىتىدىن باشقا ئىت باقسا، ھەركۈنى ئۇنىڭ ياخشى ئەمەللىرىنىڭ ساۋابىدىن ئىككى قىيرات كېمىيىپ تۇرىدۇ» دېيىلگەن. [مۇسلىمدىن]

307 ـ باب

تۆگە ۋە باشقا ھايۋانلارغا قوڭغۇراق ئېسىشنىڭ ۋە سەپەردە ئىت ۋە قوڭغۇراق ئېلىپ يۈرۈشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1690/1 ـ عَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضِيَ اللَّه عنْهُ قَالَ: قال رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَصْحَبُ المَلائِكَةُ رُفْقَةً فيهَا كَلْبٌ أَوْ جَرَسٌ» رواه مسلم.

**1690/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «پەرىشتىلەر ئىت ۋە قوڭغۇراق بار كارۋانغا ھەمراھ بولمايدۇ». [مۇسلىمدىن]

1691/2 ـ وعَنْهُ أنَّ النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «الجرسُ مزَامِير الشَّيْطَانِ» رَواهُ مُسْلِمٌ.

**1691/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قوڭغۇراق شەيتاننىڭ نەيلىرىدىندۇر». [مۇسلىمدىن]

308 ـ باب

گەندە يېيىشكە ئادەتلىنىپ قالغان چارۋىلارغا مىنىش، ئۇلارنىڭ گۆشىنى يېيىش، سۈتىنى ئىچىشنىڭ مەكرۇھ، ئەگەردە ئۇلار ئۆزلىرى يېيىشكە تېگىشلىك پاك نەرسىلەرنى يېيىشكە قايتىپ مەكرۇھلۇقنىڭ كۆتىرىلىپ كېتىدىغانلىقى توغرىسىدا

1692/1 ـ عَنِ ابْنِ عُمَرَ رضِيَ اللَّه عنْهُما قَال: نَهى رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عنِ الجَلاَّلَةِ في الإبلِ أنْ يُرْكَب عَلَيْهَا.

رواهُ أبو داود بإسناد صحيح.

**1692/1** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام گەندە يېگەن تۆگىنى مىنىشتىن چەكلىگەن.

309 ـ باب

مەسچىتكە تۈكۈرۈشتىن چەكلەش، مەسچىتتە تۈكۈرۈك بولسا ئېلىۋېتىش ۋە مەسچىتنى پاك تۇتۇش توغرىسىدا

1693/1 ـ عَنْ أنسٍ رضي اللَّه عَنهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «البُصَاقُ في المسْجِدِ خَطِيئَةٌ، وَكَفَّارَتُهَا دَفْنُهَا» متفق عليه.

والمرَاد بِدَفْنِهَا إذا كانَ المسْجِدُ تُراباً أَوْ رَمْلاً ونَحْوَهُ، فَيُوَارِيهَا تَحْتَ ترابهِ. قالَ أبو المحاسن الرُّويَانى من أصحابنا في كتابهِ» البحر» ، وقيل: المُرَادُ بِدفْنِهَا إِخْرَاجُهَا مِنَ المسْجِدِ، أمَّا إذا كَانَ المْسجِدُ مُبلَّطاً أَوْ

مجَصَّصاً، فَدَلَكَهَا عليْهِ بمَداسِهِ أو بِغَيرِهِ كَما يَفْعَلُهُ كثيرٌ مِنَ الجهَّالِ، فَلَيس ذلكَ بِدفْن بلْ زِيادَةٌ في الخطِيئَةِ وتَكثيرٌ للقَذَرِ في المَسْجِدِ، وَعلى مَنْ فَعَلَ ذلك أنْ يَمْسَحهُ بَعْدَ ذلك بِثَوْبِهِ أو بيده أوْ غَيْرِهِ أوْ يَغْسِلَهُ.

**1693/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەسچىتكە تۈكۈرۈش گۇناھ. ئۇنىڭ كەففارىتى ئۇنى كۆمۈۋېتىشتۇر (يوقىتىشتۇر)». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1694/2** ـ وعَنْ عائِشَةَ رضي اللَّه عنْهَا أنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رَأى في جِدَارِ الْقِبْلَةِ مُخَاطاً، أوْ بُزَاقاً، أوْ نُخَامةً، فَحكَّه. متفقٌ عليه.

**1694/2** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەسچىتنىڭ قىبلە تېمىدا ماڭقا ياكى تۈكۈرۈك ياكى بەلغەمنىمۇ (ئائىشە نېمىلىكىدىن شەكلەندى) تازىلىۋەتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1695/3** ـ وعَنْ أنَسٍ رضي اللَّه عَنْهُ أنَّ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إنَّ هذِهِ المسَاجِدَ لا تَصْلُحُ لِشَيْءٍ مِنْ هذا الْبوْلِ ولا القَذَرِ، إنَّمَا هِيَ لِذِكْرِ اللَّه تَعَالى، وقِراءَةِ الْقُرْآنِ» أوْ كَمَا قالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. رواه مسلم.

**1695/3** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەسچىتلەر سۈيدۈك ۋە ناپاك نەرسىلەرنىڭ بولۇشىغا مۇناسىپ يەر ئەمەس. مەسچىتلەر ھەقىقەتەن الله نىڭ زىكرى ۋە قۇرئان ئوقۇشقىلا مۇناسىپتۇر». [مۇسلىمدىن]

## 310 ـ باب

### مەسچىتلەردە جېدەللىشىش، يۇقىرى ئاۋازدا سۆزلەش، يۈتكەن نەرسىنى ئىزدەش، سودا ـ سېتىق قىلىش، ئىجارە ئېلىش ۋە شۇنىڭدەك مۇئامىلە ئىشلىرىنى قىلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

**1696/1** ـ عَنْ أبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عَنْهُ أنَّهُ سَمِعَ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «مِنْ سمعَ رَجُلاً ينْشُدُ ضَالَّةً في المسْجِدِ فَلْيَقُلْ: لا رَدهَا اللَّه علَيْكَ، فإنَّ المساجدَ لَمْ تُبْنَ لهذا» رَواهُ مُسْلِم.

**1696/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كىمكى بىراۋنىڭ يۈتكەن نەرسىسىنى مەسچىتتە ئىزلاپ قىلغانلىقىنى ئاڭلىسا، الله يۈتكەن نەرسەڭنى قايتۇرۇپ بەرمىگەي دېسۇن، چۈنكى مەسچىت يۈتكەن نەرسىلەرنى ئىزلاش قىلىش ئۈچۈن قۇرۇلمىغان». [مۇسلىمدىن]

**1997/2** ـ وَعَنْهُ أنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إذا رأَيتم مَنْ يَبِيعُ أَو يبتَاعُ في المسجِدِ، فَقُولُوا: لا أرْبَحَ اللَّه تِجَارتَكَ، وَإذا رأَيْتُمْ مِنْ ينْشُدُ ضَالَّةً فقُولُوا: لا ردَّهَا اللَّه عَلَيكَ». رواه الترمذي وقال: حديث حسن.

**1967/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىرەر كىشىنىڭ مەسچىتتە سودا ـ سېتىق قىلغانلىقىنى كۆرسەڭلار، الله تىجارىتىڭگە پايدا بەرمىگەي، دەڭلار ۋە بىرەر كىشىنىڭ يۈتكەن نەرسىنى مەسچىتكە كېلىپ ئىزدەپ يۈرگەنلىكىنى كۆرسەڭلار الله ئۇ نەرسىنى قايتۇرۇپ بەرمىگەي، دەڭلار». [تىرمىزىدىن]

**1698/3** ـ وعَنْ بُرَيْدَةَ رضِيَ اللَّه عَنْهُ أَنَّ رَجُلاً نَشَدَ في المَسْجِدِ فَقَالَ: منْ دَعَا إِليَّ الجَملَ الأَحْمرَ؟ فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم» لا وَجَدْتَ إِنَّمَا بُنِيَتِ المَسَاجِدُ لِمَا بُنِيَتْ لَهُ» رواه مسلم.

**1698/3** ـ بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى مەسچىتتە ئېلان قىلىپ: قىزىل تۆگە تېپىۋالغانلار بارمۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تاپالمىغىدىڭ. مەسچىتلەر ھەقىقەتەن قۇرۇلۇشقا تېگىشلىك نەرسىلەر ئۈچۈن قۇرۇلغان» دېدى. [مۇسلىمدىن]

**1699/4** - وَعَنْ عَمْرِو بْنِ شُعَيْبٍ، عَنْ أَبِيهِ، عَنْ جَدِّهِ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَهَى عَنِ الشِّرَاءِ وَالبَيْعِ فِي المسْجِدِ، وَأَنْ تُنْشَدَ فيهِ ضَالَّةٌ، أَوْ يُنْشَدَ فِيهِ شِعْرٌ. رواهُ أَبُو دَاودَ، والتِّرمذي وقال: حَدِيثٌ حَسَنٌ.

**1699/4** ـ ئەمرىبنى شۇئەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەسچىتتە سودا ـ سېتىق قىلىشتىن، يۈتكەن نەرسىنى ئېلان قىلىشتىن ۋە شېئىر ئوقۇشتىن چەكلىگەن. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

**1700/5** ـ وَعَنِ السَّائِبِ بْنِ يزيدَ الصَّحَابِي رَضِيَ اللَّه عنْهُ قالَ: كُنْتُ في المَسْجِدِ فَحَصَبَني رَجُلٌ، فَنَظَرْتُ فَإِذَا عُمَرُ بنُ الخَطَّابِ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ فَقَالَ: اذهَبْ فأْتِني بِهَذيْنِ فَجِئْتُهُ بِهما، فَقَالَ: مِنْ أَيْنَ أَنْتُمَا؟ فَقَالا: مِنْ أَهْلِ الطَّائِفِ، فَقَالَ: لَوْ كُنْتُمَا مِنْ أَهْلِ الْبَلَدِ، لأَوْجَعْتُكُمَا، تَرْفَعَانِ أَصْوَاتَكُمَا فِي مسْجِدِ رَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم؟ رَوَاهُ البُخَارِي.

**1700/5** ـ سائىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. مەن مەسچىتتە ئولتۇرسام ماڭا بىرى تاش ئاتتى، قارىسام ئۆمەر ئىبنى خەتتاب ئىكەن. ماڭا: بېرىپ ئاۋۇ ئىككى كىشىنى چاقىرىپ كەل، دېدى. مەن ئۇ ئىككى كىشىنى چاقىرىپ كەلدىم. ئۆمەر ئۇلارغا: قەيەردىن كەلدىڭلار؟ دېدى. ئۇلار: بىز تائىفتىن كەلدۇق، دېدى. ئۆمەر: ئەگەر سىلەر مەدىنىلىك بولساڭلار چوقۇم ئەدىبىڭلارنى بېرەتتىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسچىتىدىمۇ ئاۋازىڭلارنى كۆتىرەمسىلەر؟ دېدى. [بۇخارىدىن]

## 311 ـ باب

## سامساق، پىياز، كۈدە ۋە شۇنىڭدەك سېسىق پۇراقلىق نەرسىلەرنى يەپ، ئۇلارنىڭ پۇرىقى يوقىلىشتىن بۇرۇن زۆرۈر بولمىسا مەسچىتكە كىرىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

**1701/1** ـ عَنِ ابْنِ عُمَرَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُمَا أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: منْ أَكَلَ مِنْ هَذِهِ الشَّجَرَةِ يَعْني الثُّومَ فلا يقْرَبَنَّ مَسْجِدَنَا» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ لمسلم: «مَسَاجِدَنَا».

**1701/1** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى مۇشۇ ئۆسۈملۈك (يەنى خام سامساقتىن) يېسە مەسچىتىمىزگە يېقىن كەلمىسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1702/2 ـ وَعَنْ أَنَسٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ النبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ أَكَلَ مِنْ هذِهِ الشَّجَرَةِ فَلا يَقْرَبنَّا، وَلا يُصَلِّيَنَّ مَعنَا» متفقٌ عليه.

**1702/2** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى مۇشۇ ئۆسۈملۈكتىن (خام سامساقتىن) يېسە بىزگە يېقىن كەلمىسۇن، بىز بىلەن نامازغا تۇرمىسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1703/3 ـ وَعَنْ جَابِرٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ أَكَلَ ثُوماً أَوْ بَصَلاً، فَلْيَعْتَزِلْنَا، أَوْ فَلْيَعْتَزِلْ مَسْجِدَنَا» متفقٌ عليه. وفي رواية لِمُسْلِمٍ: مَنْ أَكَلَ الْبَصَلَ، وَالثُّوم، وَالْكُرَاث، فَلا يَقْرَبَنَّ مسْجِدَنَا، فَإِنَّ المَلائِكَةَ تَتَأَذَّى مِمَّا يتأَذَّى مِنْهُ بَنُو آدمَ».

**1703/3** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى سامساق، پىيازنى (خام ھالىتىدە) يېيدىكەن بىزدىن ياكى مەسچىتىمىزدىن يىراق تۇرسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «كىمكى سامساق، پىياز ۋە كودە يېيدىكەن، بىزنىڭ مەسچىتىمىزگە يېقىن كەلمىسۇن، چۈنكى پەرىشتىلەرمۇ ئادەم بالىسى ئازار يېگەن نەرسىدىن ئازار يەيدۇ».

1704/4 ـ وَعَنْ عُمَرَ بْنِ الخَطَّابِ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ أَنَّهُ خطَبَ يَوْمَ الجُمُعَةِ فَقَالَ فِي خُطْبَتِهِ: ثُمَّ إِنَّكُمْ أَيُّهَا النَّاسُ تَأْكُلُونَ شَجَرَتَيْنِ ما أُرَاهُمَا إِلاَّ خَبِيثَتَيْنِ: الْبَصَلَ، وَالثُّومَ، لَقَدْ رَأَيْتُ رَسولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذَا وَجَدَ رِيحَهُمَا مِنَ الرَّجُلِ فِي المَسْجِدِ أَمَرَ بِهِ، فَأُخْرِجَ إِلى الْبَقِيعِ، فَمَنْ أَكَلَهُمَا، فَلْيُمِتْهُمَا طبْخاً. رواه مسلم.

**1704/4** ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ جۈمە كۈنىدىكى بىر خۇتبىسىدە مۇنداق دېدى: ئى خالايىق! سىلەر سامساق، پىيازنى (خام ھالىتىدە) يەيسىلەر، مەن ئۇنى ياخشى ئەمەس دەپ قارايمەن، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسچىتتە بىرەر كىشىدىن ئۇ ئىككىسىنىڭ پۇرىقىنى پۇراپ قالسا، ئۇنى بەقىيئ قەبرىستانلىقىغا چىقىرىۋەتكەنلىكىنى كۆرگەنمەن، كىمكى ئۇ ئىككىسىنى يېمەكچى بولسا پۇرىقىنى ئۆلتۈرۈپ (پىشۇرۇپ) يېسۇن. [مۇسلىمدىن]

## 312 ـ باب

## جۈمە كۈنى ئىمام خۇتبە ئوقۇۋاتقان چاغدا، ئىككى تىزنى تىكلەپ قۇچاقلاپ ئولتۇرۇشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

چۈنكى بۇنداق ئولتۇرۇش ئۇيقۇنى كەلتۈرۈپ خۇتبە ئاڭلىيالماسلىققا ۋە تاھارەت سۇنۇشقا سەۋەب بولىدۇ.

1705/1 ـ عنْ مُعَاذِ بْنِ أنسٍ الجُهَنِيِّ، رَضِيَ اللَّه عَنهُ أَنَّه النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَهَى عَنِ الحِبْوَةِ يَوْمَ الجُمُعَةِ وَالإِمَامُ يَخْطُبُ. رواهُ أبو داود، والترمذي وَقَالا: حديثٌ حَسَنٌ.

**1705/1** ـ مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جۈمە كۈنى ئىمام خۇتبە ئوقۇۋاتقان چاغدا تىزنى تىكلەپ قۇچاقلاپ ئولتۇرۇشتىن چەكلىگەن. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 313 ـ باب

## زۇلھەججە ئېيىنىڭ ئونى كىرسە قۇربانلىق قىلماقچى بولغان ئادەمنىڭ قۇربانلىق قىلىپ بولغۇچە چاچ ۋە تىرنىقىنى ئالماي تۇرۇش توغرىسىدا

1706/1 ـ عَنْ أُمِّ سَلَمَةَ رضِيَ اللَّه عَنْهَا قَالَتْ: قَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ كَانَ لَهُ ذِبْحٌ يَذْبَحُهُ، فَإِذا أُهِلَّ هِلالُ ذِي الحِجَّة، فَلا يَأْخُذَنَّ مِنْ شَعْرِه وَلا منْ أَظْفَارِهِ شَيْئاً حتى يُضَحِّيَ» رَوَاهُ مُسْلِم.

**1706/1** ـ ئۇممۇسەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر كىشىنىڭ قۇربانلىق قىلىدىغان مېلى بولسا، زۇلھەججە ئېيىنى كۆرسە ھەتتا قۇربانلىقنى قىلىپ بولغۇچە چاچ ۋە تىرنىقىنى ئالمىسۇن». [مۇسلىمدىن]

## 314 ـ باب

## الله نىڭ نامىدىن باشقا ھەر قانداق مەخلۇقنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1707/1 ـ عَنِ ابْنِ عُمَرَ، رضِيَ اللَّه عنْهُمَا، عَنِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، قَالَ: «إِنَّ اللَّه تَعالى يَنْهَاكُمْ أَنْ تَحْلِفُوا بابائِكُمْ، فَمَنْ كَانَ حَالِفاً، فلْيَحْلِفْ بِاللَّهِ، أَوْ لِيَصْمُتْ» متفقٌ عليه. وفي رواية في الصحيح: «فمنْ كَانَ حَالِفاً، فَلا يَحْلِفْ إِلاَّ بِاللَّهِ، أَوْ لِيسْكُتْ»

**1707/1** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله سىلەرنى ئاتاڭلار بىلەن قەسەم قىلىشتىن چەكلەيدۇ، كىمكى قەسەم قىلماقچى بولسا الله بىلەن قەسەم قىلسۇن ياكى جىم تۇرسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1708/2 ـ وعنْ عَبْدِ الرحْمنِ بْن سمُرَةَ، رضِيِ اللَّه عنْهُ قَالَ: قَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَحْلِفوا بِالطَّواغِي، ولا بآبائِكُمْ» رواه مسلم.

**1708/2** ـ ئابدۇراھمان ئىبنى سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بۇتلار ۋە ئاتاڭلار بىلەن قەسەم قىلماڭلار». [مۇسلىمدىن]

1709/3 ـ وعنْ بُريْدة رضِي اللّه عنهُ أنَّ رسُول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «من حلَف بِالأمانَةِ فليْس مِنا». حديثٌ صحيحٌ، رواهُ أبُو داود بِإِسنادٍ صحِيحٍ.

**1709/3** ـ بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئامانەت بىلەن (الله نىڭ بۇيرۇغان پەرزلىرى بىلەن) قەسەم قىلغان بولسا بىزدىن ئەمەس». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1710/4 ـ وعنْهُ قال: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ حلفَ، فقال: إِني برِيءٌ مِنَ الإِسلامِ فإِن كانَ كاذِباً، فَهُو كما قَالَ، وإِنْ كَان صادِقاً، فلَنْ يرْجِع إِلى الإِسلاَمِ سالِماً». رواه أبو داود.

**1710/4** ـ بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى مەن ئىسلامدىن ئەمەس دەپ قەسەم قىلسا، ئەگەر يالغاندىن دېگەن بولسىمۇ ئۇ دېگىنىدەك بولىدۇ، ئەگەر راستتىن دېگەن بولسا ھەرگىزمۇ ئىسلامغا سالامەت قايتالمايدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1711/5 ـ وعنِ ابْن عمر رضِي اللّه عنْهُمَا أَنَّهُ سمِعَ رَجُلاً يَقُولُ: لاَ والْكعْبَةِ، فقالَ ابْنُ عُمر: لا تَحْلِفْ بِغَيْرِ اللَّهِ، فإِني سَمِعْتُ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «منْ حلفَ بِغَيْرِ اللَّهِ، فَقدْ كَفَرَ أَوْ أَشرْكَ» رواه الترمذي وقال: حدِيثٌ حسَنٌ. وفسَّر بعْضُ الْعلماءِ قوْلَهُ: «كَفر أَوْ أَشركَ» علَى التَّغْلِيظِ كما رُوِي أَنَّ النبيَّ صلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «الرِّيَاءُ شِرْكٌ».

**1711/5** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ بىر كىشىنىڭ: ياق، كەبە بىلەن قەسەم، دېگەنلىكىنى ئاڭلاپ: الله دىن غەيرى بىلەن قەسەم قىلماڭلار. مەن رەسۇلۇللاھنىڭ: «كىمكى الله دىن غەيرى بىلەن قەسەم قىلسا، ئۇ كاپىر ياكى مۇشرىك بولىدۇ» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان، دېدى. [تىرمىزىدىن]

## 315 ـ باب

## قەستەن يالغان قەسەم قىلىشنىڭ قاتتىق ھاراملىقى توغرىسىدا

1712/1 ـ عَن ابْنِ مسْعُودٍ رضِي اللّه عَنْهُ أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «منْ حلفَ علَى مَالِ امْرِيءٍ مُسْلِمٍ بغيْرِ حقِّهِ، لقِي اللّه وهُو علَيْهِ غَضْبانُ» قَالَ: ثُمَّ قرأَ علَيْنَا رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مِصَداقَه منْ كتاب اللَّهِ عَزَّ وَجَلَّ: ﴿إِنَّ الَّذِينَ يَشْتَرُونَ بِعَهْدِ اللَّهِ وَأَيْمَانِهِمْ ثَمَناً قَلِيلاً﴾ مُتَّفَقٌ عليْه.

**1712/1** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىر مۇسۇلماننىڭ مېلىنى ھەقسىز يالغان قەسەم قىلىپ ئېلىۋالسا، ئۇ كىشى الله غا، الله ئۇنىڭغا غەزەپلەنگەن ھالدا ئۇچرىشىدۇ». پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ سۆزىنىڭ تەستىقى سۈپىتىدە الله ئەززەۋەجەللە نىڭ كىتابىدىن بىزگە بۇ ئايەتنى ئوقۇپ بەردى: ﴿الله غا بەرگەن ئەھدىنى ۋە قەسەملىرىنى ئازغىنە بەدەلگە تېگىشىدىغانلار ئاخىرەتتە (الله نىڭ رەھمىتىدىن) ھېچقانداق نېسىۋىگە

ئېرىشەلمەيدۇ. قىيامەت كۈنى الله ئۇلارغا (ئۇلارنى خۇش قىلىدىغان) سۆز قىلمايدۇ، ئۇلارغا (رەھمەت كۆزى بىلەن) قارىمايدۇ. ئۇلارنى (گۇناھلىرىدىن) پاكلىمايدۇ. ئۇلار قاتتىق ئازابقا قالىدۇ﴾[1].

1713/2 ـ وعَنْ أَبي أُمامةَ إِياسِ بْنِ ثعْلَبَةَ الحَارِثِيِّ رضِيَ اللَّه عَنْهُ أَن رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «منِ اقْتَطعَ حَقَّ امْرِيءٍ مسْلِمٍ بِيمِينِهِ، فَقَدْ أَوْجَب اللَّه لَهُ النَّارَ. وحرَّم عَلَيْهِ الْجَنَّةَ» فَقالَ لَهُ رَجُلٌ: وإِنْ كَانَ شَيْئاً يسِيراً يا رسُولَ اللَّهِ؟ قَالَ: «وَإِنْ كان قَضِيباً مِنْ أَراكٍ» رواهُ مُسْلِمٌ.

**1713/2** ـ ئەبۇئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىمكى بىر مۇسۇلماننىڭ ھەققىنى يالغان قەسەم بىلەن ئېلىۋالسا، الله ئۇنىڭغا دوزاخنى ۋاجىب، جەننەتنى ھارام قىلىدۇ» دېدى. بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئازغىنە نەرسە بولسىمۇ شۇنداق بولامدۇ ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «گەرچە بىر غېرىچ مىسۋاك چاغلىق نەرسە بولسىمۇ شۇنداق بولىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1714/3 ـ وعنْ عبْدِ اللَّهِ بْنِ عمرِو بْنِ الْعاصِ رضِي اللَّه عَنْهُمَا عن النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «الْكَبَائِرُ: الإِشْرَاكُ بِاللَّهِ، وَعُقُوقُ الْوَالِدَيْن، وَقتْلُ النَّفْسِ، والْيَمِينُ الْغَمُوسُ» رواه البخاري.

وفي روايةٍ له: أَن أَعْرَابِيًّا جاءَ إِلى النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقال: يَا رَسُول اللَّه ما الْكَبَائِرُ؟ قالَ: «الإِشْراكُ بِاللَّهِ» قَالَ: ثُمَّ ماذا؟ قالَ: «الْيَمِينُ الْغَمُوسُ» قُلْتُ: وَمَا الْيمِينُ الْغَمُوسُ؟ قال: «الَّذِي يَقْتَطِعُ مَالَ امْرِيءٍ مسلم،» يعْنِي بِيمِينٍ هُوَ فِيها كاذِبٌ.

**1714/3** ـ ئابدۇللاھ ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەڭ چوڭ گۇناھ الله غا شېرىك كەلتۈرۈش، ئاتا ـ ئانىنى قاخشىتىش، ئادەم ئۆلتۈرۈش، يالغان قەسەم قىلىش». [بۇخارىدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: بىر ئەرابى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەڭ چوڭ گۇناھ قايسى؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله غا شېرىك كەلتۈرۈش» دېدى. ئەرابى: ئاندىن قالسا قايسى؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يالغان قەسەم» دېدى. مەن: يالغان قەسەم دېگەن نېمە؟ دېسەم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۇسۇلماننىڭ مېلىنى ناھەق ئېلىۋالغان ئادەمنىڭ قەسىمى» دېدى.

## 316 ـ باب

## بىر كىشى بىر ئىشقا قەسەم قىلغان بولسا ئاندىن دىنىي جەھەتتە ئۇ ئىشتىن ياخشىراق بىر ئىشنى كۆرسە ياخشىنى قىلىپ، ئىچكەن قەسىمگە كەففارەت بېرىشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

1715/1 ـ عَنْ عبْدِ الرَّحْمنِ بْنِ سَمُرَةَ رضِي اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ لي رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: « . . وَإِذَا حَلَفْتَ علَى يَمِينٍ، فَرَأَيْت غَيْرَها خَيْراً مِنهَا، فأْتِ الَّذِي هُوَ خَيْرٌ، وكفِّرْ عن يَمِينك» متفقٌ عليه.

[1] سۈرە ئال ئىمران 77 ـ ئايەت.

**1715/1** ـ ئابدۇراھمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا مۇنداق دېگەن: «بىر نەرسىگە قەسەم قىلساڭ، ئاندىن ئۇنىڭدىن ياخشى بىر ئىشنى كۆرسەڭ ياخشى ئىشنى قىلىپ، قەسىمىڭگە كەففارەت بېرىۋەتكىن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1716/2 ـ وعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضِيَ اللَّه عَنْهُ أَنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «منْ حلَف عَلَى يَمِينٍ فَرأَى غَيْرَها خَيْراً مِنْهَا، فَلْيُكَفِّرْ عَنْ يَمِينِهِ، ولْيَفْعَلْ الَّذِي هُوَ خَيْرٌ» رواهُ مسلم.

**1716/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىر ئىشقا قەسەم قىلسا، ئاندىن باشقا بىر ئىشنى قەسەم قىلغان نەرسىدىن ياخشى دەپ بىلسە، قەسىمىگە كەففارەت بېرىپ ياخشى دەپ بىلگەن ئىشنى قىلسۇن». [مۇسلىمدىن]

1717/3 ـ وعَنْ أَبي مُوسَى رضِيَ اللَّه عَنْهُ أَنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِنِّي واللَّهِ إِنْ شَاءَ اللَّه لاَ أَحلِفُ عَلَى يَمِينٍ، ثُمَّ أَرَى خَيْراً مِنها إِلاَّ كَفَّرْتُ عَنْ يَمِيني، وأَتيْتُ الَّذِي هُوَ خَيرٌ» متفقٌ عليه.

**1717/3** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مۇنداق دېگەن: «جەزمەن الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەگەر الله خالىسا مەن بىر ئىشقا قەسەم قىلسام، ئاندىن ئۇنىڭدىن ياخشىراق نەرسىنى كۆرسەملا قەسىمىگە كەففارەت بېرىپ، ياخشى دەپ قارىغان ئىشىمنى قىلىمەن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1718/4 ـ وعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضِي اللَّه عنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لأَنْ يَلَجَّ أَحَدُكُمْ في يَمِينِهِ في أَهْلِهِ آثَمُ لَهُ عِنْدَ اللَّهِ تَعَالى مِنْ أَنْ يُعْطِيَ كَفَّارَتَهُ الَّتِي فَرَض اللَّه عَلَيْهِ» متفقٌ عليه.

قولُهُ: «يلَجَّ» بِفَتْحِ اللاَّمِ، وَتَشْدِيدِ الجِيمِ: أَيْ يتَمادَى فِيها، وَلاَ يُكَفِّرُ، وقولُه: «آثَمُ» بالثاءِ المثلثة، أَيْ: أَكْثَرُ إِثْماً.

**1718/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىرەر سىڭلارنىڭ ئۆز ئائىلى ھەققىدە قىلغان (ئائىلىگە زىيان يەتكۈزگەن) قەسىمنى ئورۇنلاشقا چىڭ تۇرىۋالغانلىقى، الله بەلگىلىگەن كەففارەتنى بېرىپ ئېچكەن قەسىمنى بۇزغانلىقىدىن يامانراقتۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 317 ـ باب

## ”ياق الله بىلەن قەسەم“ ۋە ”شۇنداق، الله بىلەن قەسەم“ دېگەندەك ئادەتتە مەقسەتسىز، تىلغا سىڭىپ كەتكەن قەسەملەرگە كەففارەت كەلمەيدىغانلىقى ۋە ئەيۇ قىلىنىدىغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿لا يُؤَاخِذُكُمُ اللَّهُ بِاللَّغْوِ فِي أَيْمَانِكُمْ وَلَكِنْ يُؤَاخِذُكُمْ بِمَا عَقَّدْتُمُ الْأَيْمَانَ فَكَفَّارَتُهُ إِطْعَامُ عَشَرَةِ مَسَاكِينَ مِنْ أَوْسَطِ مَا تُطْعِمُونَ أَهْلِيكُمْ أَوْ كِسْوَتُهُمْ أَوْ تَحْرِيرُ رَقَبَةٍ فَمَنْ لَمْ يَجِدْ فَصِيَامُ ثَلاثَةِ أَيَّامٍ ذَلِكَ كَفَّارَةُ أَيْمَانِكُمْ إِذَا حَلَفْتُمْ وَاحْفَظُوا أَيْمَانَكُمْ﴾ «الله سىلەرنى سەھۋەنلىك بىلەن قىلغان قەسەمڭلار ئۈچۈن جاۋابكارلىققا تارتمايدۇ، لېكىن سىلەرنى قەستەن قىلغان قەسەمڭلار ئۈچۈن جاۋابكارلىققا تارتىدۇ. (مۇنداق قەسەمڭلارنى بۇزساڭلار) ئۇنىڭ كەففارىتى ئائىلەڭلارغا بېرىدىغان

ئوتتۇرا دەرىجىلىك تاماق بىلەن ئون مىسكىننى بىر ۋاخ غىزالاندۇرۇشتۇر، ياكى ئۇلارغا (يەنى ئون مىسكىنگە بەدىنىنى يېپىپ تۇرىدىغان) بىر قۇر كىيىم بېرىشتۇر، ياكى بىر قۇل ياكى بىر چۆرىنى ئازاد قىلىشتۇر. كىمكى بۇنداق قىلىشقا كۈچى يەتمىسە، ئۈچ كۈن روزا تۇتۇشى لازىم. بۇ ئەنە شۇ ئىچكەن قەسەملىرىڭلارنى بۇزغانلىقىڭلارنىڭ كەففارىتىدۇر، قەسەملىرىڭلارغا رىئايە قىلىڭلار﴾[1].

1719/1 ـ وَعَنْ عَائِشَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهَا قَالَتْ: أُنْزِلَتْ هَذِهِ الآيَةُ: ﴿لا يُؤَاخِذُكُمْ اللَّه بِاللَّغْو فِي أَيْمَانِكُمْ﴾ فِي قَوْلِ الرَّجُلِ: لا واللَّهِ، وَبَلَى واللَّهِ. رواه البخاري.

**1719/1** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: ﴿مەقسەتسىز ئىچكەن قەسەملىرىڭلار ئۈچۈن الله سىلەرنى جاۋابكارلىققا تارتمايدۇ﴾ دېگەن ئايەت مەنىسىدە: ''ياق، الله بىلەن قەسەم'' ۋە ''شۇنداق، الله بىلەن قەسەم'' دەپ ئادەتلىنىپ قالغان كىشىلەر توغرىسىدا چۈشكەن. [بۇخارىدىن]

## 318 ـ باب

### گېپى گەرچە راست بولسىمۇ سودىدا قەسەم قىلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1720/1 ـ عَنْ أَبِي هُرَيْرَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «الحَلِفُ مَنْفَقَةٌ للسِّلْعَةِ، مَمْحَقَةٌ لِلْكَسْبِ» متفقٌ عليه.

**1720/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قەسەم مالنىڭ سېتىلىشىغا سەۋەب بولىدۇ، لېكىن بەرىكەتنى ئۆچۈرىۋېتىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1721/2 ـ وَعَنْ أَبِي قَتَادَةَ رضِيَ اللَّه عَنْهُ أنه سمع رَسُولَ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «إِيَّاكُمْ وَكَثْرَةَ الحلِفِ فِي الْبَيْعِ، فَإِنَّهُ يُنَفِّقُ ثُمَّ يَمْحَقُ» رواه مسلم.

**1721/2** ـ ئەبۇقەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «تىجارەتتە كۆپ قەسەم قىلىشتىن ساقلىنىڭلار. چۈنكى قەسەم تىجارەتنى راۋاجلاندۇرىدۇ، بىراق بەرىكەتنى يوقىتىدۇ». [مۇسلىمدىن]

## 319 ـ باب

### الله نىڭ نامى بىلەن جەننەتتىن باشقا نەرسىنى سوراشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى ۋە الله نىڭ نامى بىلەن بىر نەرسە سورىغان ۋە شاپائەت تىلىگەن كىشىنى رەت قىلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1722/1 ـ عَنْ جابرٍ رضِيَ اللَّه عَنْهُ قَال: قالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يُسْأَلُ بوَجْهِ اللَّهِ إِلاَّ الجَنَّةُ» رواه أبو داود.

---

[1] سۈرە مائىدە 89 ـ ئايەت.

**1722/1** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «اللە نىڭ نامى بىلەن پەقەت جەننەتلا سورىلىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1723/2 ـ وَعَن ابْن عُمَرَ رضِيَ اللَّه عنْهُما قَالَ: قَال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنِ اسْتَعَاذَ باللَّهِ، فأَعِيذُوهُ، ومنْ سَأَل باللَّهِ، فَأَعْطُوهُ، وَمَنْ دَعَاكُمْ، فَأَجيبُوه، ومَنْ صنَع إِلَيْكُمْ معْرُوفاً فَكَافِئُوهُ، فَإِنْ لمْ تَجِدُوا مَا تُكَافِئُونَهُ به، فَادْعُوا لَهُ حَتَّى تَرَوْا أَنَّكُمْ قَدْ كَافَأْتُموهُ» حديثٌ صَحِيحٌ، رواهُ أَبُو داود، والنسائي بأسانيد الصحيحين.

**1723/2** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى اللە نىڭ نامى بىلەن پاناھلىق سورىسا پاناھلىق بېرىڭلار، اللە نىڭ نامى بىلەن سورىسا ئۇنىڭغا بېرىڭلار، كىمكى سىلەرنى بىرەر ئىشقا چاقىرسا بېرىڭلار، كىمكى سىلەرگە ياخشىلىق قىلسا، ئۇنىڭغا ياخشىلىق قايتۇرۇڭلار. ئەگەر ياخشىلىقىغا ياخشىلىق قايتۇرغۇدەك ياخشىلىق تاپالمىساڭلار، ئۇزۈ كۆڭلۈڭلاردا لايىق بولدى دەپ قانائەتلەنگىدەك دۇئا قىلىڭلار». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

## 320 ـ باب

### سۇلتاننى "شاھىنشاھ" دەپ ئاتاشنىڭ ھارام بولىدىغانلىقى چۈنكى ئۇنىڭ مەنىسى "شاھلارنىڭ شاھى" دېگەنلىك بولۇپ، بۇنىڭ بىلەن سۈپەتلىنىش اللە دىن غەيرىگە لايىق ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1724/1 ـ عَنْ أَبي هُرِيْرَةَ رضِيَ اللَّه عَنْهُ عن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إنَّ أَخْنَعَ اسم عندَ اللَّهِ عزَّ وجَلَّ رَجُلٌ تَسَمَّى مَلِكَ الأَملاكِ» متفق عَلَيه.

قال سُفْيَانُ بن عُيَيْنَةَ «مَلِكُ الأَمْلاكِ» مِثْلُ شاهِنشَاهِ.

**1724/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اللە نىڭ ئالدىدا ئەڭ خار ئىسىم شاھلارنىڭ شاھى دەپ ئاتالغان ئىسىمدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 321 ـ باب

### پاسىق، بىدئەتخورلارنى خوجا ۋە شۇنىڭدەك ھۆرمەت سۆزلىرى بىلەن ئاتاپ تۇرۇپ سۆزلىشىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

1725/1 ـ عن بُرَيْدَةَ رَضِيَ اللَّه عنهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَقُولُوا للْمُنَافِقِ سَيِّدٌ، فَإِنَّهُ إِنْ يكُ سَيِّداً، فَقَدْ أَسْخَطْتُمْ رَبَّكُمْ عزَّ وَجَلَّ» رواه أَبو داود بإِسنادٍ صحيحٍ.

**1725/1** ـ بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇناپىقلارنى "خوجا" دېمەڭلار، ئەگەر ئۇنى خوجا، دەپ بىلسەڭلار، رەببىڭلارنى غەزەپلەندۈرسىلەر». [ئەبۇداۋۇدتىن]

322 ـ باب

قىزىتمىنى تىللاشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1726/1 ـ عنْ جَابِرٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ أنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم دخَلَ على أُمِّ السَّائبِ، أَوْ أُمِّ المُسَيَّبِ فقَالَ: «مَالَكِ يا أُمَّ السَّائبِ أَوْ يَا أُمِّ المُسيَّبِ تُزَفْزِفِينَ؟» قَالَتْ: الحُمَّى لا بارَكَ اللَّه فِيهَا، فَقَالَ: «لا تَسُبِّي الحُمَّى، فَإِنَّهَا تُذْهِبُ خَطَايا بَني آدم، كَما يُذْهِبُ الْكِيرُ خَبثَ الحدِيدِ» رواه مسلم.

**1726/1** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇممۇسائىبنىڭ يېنىغا كىرىپ: سىزگە نېمە بولدى؟ ئى ئۇممۇسائىب! تىترەپ كېتىپسىزغۇ؟ دېدى. ئۇممۇسائىب: قىزىتمىدىن تىترەپ كەتتىم، الله ئۇنىڭغا بەرىكەت بەرمىسۇن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قىزىتمىنى تىللىماڭ، چۈنكى ئۇ، ئادەم بالىسىنىڭ گۇناھلىرىنى خۇددى تۆمۈرچىنىڭ شامال ساندۇقى تۆمۈرنىڭ كىرىنى كەتكۈزۈۋەتكەندەك كەتكۈزۈۋېتىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

323 ـ باب

شامالنى تىللاشتىن چەكلەش ۋە شامال چىققاندا نېمە دېيىش توغرىسىدا

1727/1 ـ عَنْ أَبي المُنْذِرِ أَبَيِّ بْنِ كَعْبٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَسُبُّوا الرِّيحَ، فَإِذَا رَأَيْتُمْ ما تَكْرَهُونَ، فَقُولُوا: اللَّهُمَّ إِنَّا نَسْأَلُكَ مِنْ خَيْرِ هذهِ الرِّيح وخَيْرِ مَا فِيهَا وخَيْرِ ما أُمِرَتْ بِهِ، وَنَعُوذُ بِكَ مِنْ شَرِّ هَذِهِ الرِيح وَشَرِّ ما فيها وشرِّ ما أُمِرَتْ بِهِ» رواه الترمذي وقَالَ: حَدِيثٌ حسنٌ صحيح.

**1727/1** ـ ئۇبەي ئىبنى كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «شامالنى تىللىماڭلار، ئەگەر شامال چىققاندا سىلەر ياقتۇرمىغىدەك تەرىپىنى كۆرسەڭلار "ئى الله! سەندىن مۇشۇ شامالنىڭ ياخشىلىقىنى ۋە ئۇ شامالدىكى نەرسىنىڭ ياخشىلىقىنى ھەم ئۇ شامال بىلەن بۇيرۇلغان نەرسىلەرنىڭ ياخشىلىقىنى سورايمىز ۋە سەندىن بۇ شامالنىڭ يامانلىقىدىن ۋە ئۇ شامالدىكى نەرسىنىڭ يامانلىقىدىن ھەم شامال بۇيرۇلغان نەرسىلەرنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمىز" دەڭلار». [تىرمىزىدىن]

1728/2 ـ وعنْ أَبي هُرَيْرةَ رَضِي اللَّه عَنْهُ قَالَ: سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: الرِّيحُ مِنْ رَوْحِ اللَّهِ تَأْتِي بِالرَّحْمَةِ، وَتَأْتِي بالعَذَابِ، فَإِذا رَأَيْتُمُوهَا فَلا تَسُبُّوهَا، وَسَلُوا اللَّه خَيْرَهَا، واسْتَعِيذُوا باللَّهِ

مِنْ شَرِّهَا» رواه أبو داود بإسناد حسنٍ. قوله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مِنْ رَوْحِ اللَّهِ» هو بفتح الراءِ: أيْ رَحْمَتِهِ بِعِبَادِهِ.

**1728/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «شامال اللە نىڭ مەرھەمىتى بولۇپ، ئۇ رەھمەتمۇ ھەم ئازابمۇ ئېلىپ كېلىدۇ. ئەگەر شامالنى كۆرسەڭلار ئۇنى تىللىماڭلار، اللە دىن ئۇنىڭ ياخشىلىقىنى سوراپ ئۇنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەڭلار». [ئەبۇداۋۇدتىن]

1729/3 ـ وعنْ عَائِشَةَ رَضِيَ اللَّه عنْهَا قَالَتْ: كَانَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إذا عَصِفَتِ الرِّيح قالَ: «اللَّهُمَّ إِني أَسْأَلُكَ خَيْرَهَا، وَخَيْرِ مَا فِيهَا، وخَيْر ما أُرسِلَتْ بِهِ، وَأَعُوذُ بك مِنْ شَرِّهِا، وَشَرِّ ما فِيها، وَشَرِّ ما أُرسِلَت بِهِ» رواه مسلم.

**1729/3** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، قاچانكى شامال چىقسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيتتى: «ئى اللە! سەندىن ئۇنىڭ ياخشىلىقى ھەم ئۇنىڭ بىلەن ئەۋەتىلگەن ئۇ نەرسىنىڭ ياخشىلىقى ۋە ئەۋەتىلگەن ئۇ نەرسىنىڭ ياخشىلىقىنى سورايمەن. سەندىن ئۇنىڭ يامانلىقى ۋە ئۇنىڭدىكى نەرسىنىڭ يامانلىقى ھەم ئۇنىڭ بىلەن ئەۋەتىلگەن نەرسىنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن». [مۇسلىمدىن]



## 324 ـ باب

## خورازنى تىللاشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1730/1 ـ عنْ زيْدِ بْنِ خَالِدٍ الجُهَنِيِّ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَسُبُوا الدِّيكَ، فَإِنَّهُ يُوقِظُ للصلاةِ» رواه أبو داود بإسنادٍ صحيح.

**1730/1** ـ زەيد ئىبنى خالىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «خورازنى تىللىماڭلار، چۈنكى ئۇ نامازغا ئويغىتىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

## 325 ـ باب

## "پالانى يۇلتۇز بىزگە يامغۇر ياغدۇرۇپ بەردى" دېيىشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1731/1 ـ عَنْ زَيْدِ بْنِ خَالِدٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: صلَّى بِنَا رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم صَلاَةَ الصُّبْح بِالحُدَيْبِيَةِ في إِثْرِ سَمَاءٍ كَانتْ مِنَ اللَّيْل، فَلَمَّا انْصرفَ أَقْبَلَ عَلى النَّاسِ، فَقَالَ: «هَلْ تَدْرُون مَاذَا قَالَ رَبُّكُمْ؟» قَالُوا: اللَّهُ وَرَسُولُهُ أَعلَمُ. قَالَ: «قَالَ: أَصْبَحَ مِنْ عِبَادِي مُؤْمِنٌ بي، وَكَافِرٌ، فأَمَّا مَنْ قال مُطِرْنَا بِفَضْلِ اللَّهِ وَرَحْمتِهِ، فَذلِكَ مُؤمِنٌ بي كَافِرٌ بالْكَواكَب، وأَمَّا مَنْ قالَ: مُطِرْنا بِنَوْءِ كَذا وكذا، فذلكَ كَافِرٌ بي مُؤمِنٌ بالْكَوْكَبِ» متفقٌ عليه. والسَّماءُ هُنَا: المَطَرُ.

**1731/1** ـ زەيد ئىبنى خالىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ھۇدەيبىيە دېگەن يەردە يامغۇر ياغقان كېچىنىڭ ئەتىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە بامدات نامىزىنى ئوقۇپ بەردى ـ دە، نامازنى ئوقۇپ بولۇپ كىشىلەرگە قاراپ: «رەببىڭلارنىڭ نېمە دېگەنلىكىنى بىلەمسىلەر؟» دېدى. ساھابىلار: الله ۋە الله نىڭ پەيغەمبىرى بىلگۈچىدۇر، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله ئېيتىدۇ: ”بەندىلىرىمدىن بىر قىسمى ماڭا ئىمان ئېيتىپ، بىر قىسمى كاپىر بولۇپ تاڭ ئاتقۇزدى. بىزگە الله نىڭ پەزلى ۋە مەرھەمىتى بىلەن يامغۇر ياغدى دېگەن كىشى ماڭا ئىمان ئېيتىپ يۇلتۇزغا كاپىر بولدى ۋە پالانى ـ پالانى يۇلتۇزنىڭ چۈشۈشى سەۋەبلىك يامغۇر ياغدى دېگەن كىشى ماڭا كاپىر بولۇپ يۇلتۇزغا ئىمان ئېيتقان بولدى“ دېدى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 326 ـ باب

## مۇسۇلماننى كاپىر دېيىشنىڭ ھارام‌لىقى توغرىسىدا

1732/1 ـ عَنِ ابنِ عُمَرَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُمَا قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إذا قَالَ الرَّجُلُ لأَخِيهِ: يَا كَافِر، فَقَدْ بَاءَ بِهَا أَحَدُهُما، فَإِنْ كَان كَمَا قَالَ وَإِلاَّ رَجَعَتْ عَلَيْهِ» متفقٌ عليه.

**1732/1** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «بىر كىشى ئۆزىنىڭ بۇرادىرىنى ”ئى كاپىر!“ دېسە، قارشى تەرەپ ئۇ دېگەندەك بولسا بۇ سۆز دېيىلگۈچىگە چۈشىدۇ. ئەگەر ئۇنداق بولمىسا دېگۈچىگە يانىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1733/2 ـ وعَنْ أَبي ذَرٍّ رَضِي اللَّه عنهُ أَنَّهُ سمِعَ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «منْ دَعَا رَجُلاً بالْكُفْرِ، أَوْ قَالَ: عَدُوَّ اللَّهِ، ولَيْس كَذلكَ إِلاَّ حَارَ علَيْهِ» متفقٌ عليه. «حارَ»: رَجَعَ.

**1733/2** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كىمكى بىر كىشىنى ”كاپىر“ ياكى ”الله نىڭ دۈشمىنى“ دەپ چاقىرسا چاقىرىلغۇچى ئۇنداق بولمىسا دېگۈچىنىڭ سۆزى ئۆزىگە يانىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 327 ـ باب

## يامان سۆز قىلىشتىن ۋە سەت تىللاشتىن چەكلەش توغرىسىدا

1734/1 ـ عَن ابْنِ مَسْعُودٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَيْس المُؤْمِنُ بالطَّعَّانِ، وَلا اللَّعَّانِ، وَلا الْفَاحِشِ، وَلا الْبَذِيءِ» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسنٌ.

**1734/1** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۆمىن دېگەن باشقىلارغا تەنە قىلمايدۇ، قاغمايدۇ، قوپال گەپ ـ سۆز قىلمايدۇ ۋە ئاغزىنى بۇزۇپ تىللىمايدۇ» دېدى. [تىرمىزىدىن]

1735/2 ـ وعنْ أَنسٍ رضي اللَّه عَنهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَا كَانَ الْفُحْشُ في شَيْءٍ إِلاَّ شانَهُ، ومَا كَانَ الحَيَاءُ في شَيْءٍ إِلاَّ زَانَهُ» رواه الترمذي، وقال: حديثٌ حسن.

**1735/2** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «بىرەر نەرسىدە هاياسىزلىق بولسا ئۇ نەرسىنى سەت كۆرسىتىدۇ. بىرەر نەرسىدە هايالىق بولسا ئۇ نەرسىنى چىرايلىق كۆرسىتىدۇ». [تىرمىزىدىن]

## 328 ـ باب

## كىشىلەر بىلەن سۆزلەشكەندە پاساھەتلىك سۆزلەيمەن دەپ نادىر سۆزلۈكلەرنى ئىشلىتىپ، ئېغىزلىرىنى تولغاپ، سۆزنى چۈشىنىكسىز قىلىپ قويۇشتىن چەكلەش توغرىسىدا

1736/1 ـ عَنِ ابْنِ مَسْعُودٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «هَلَكَ الْمُتَنَطِّعُون» قَالَهَا ثَلاثاً. رَوَاهُ مُسْلِم.

**1736/1** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سۆزنى چوڭقۇر قىلىمەن، دەپ چەكتىن ئاشۇرىۋەتكۈچىلەر، هالاك بولدى» دەپ ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. [مۇسلىمدىن]

1737/2 ـ وَعَنِ عَبْدِ اللَّهِ بْنِ عَمْرو بْنِ العَاصِ رَضِيَ اللَّه عنهُمَا أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِنَّ اللَّه يُبْغِضُ الْبَلِيغَ مِنَ الرِّجَالِ الَّذي يَتَخَلَّلُ بِلِسَانِهِ كَمَا تَتَخَلَّلُ الْبَقَرَةُ». رَواه أَبو داودَ، والترمذي، وقال: حديثٌ حسن.

**1737/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اللہ خۇددى كالىدەك جاۋغايلىرىنى تولغاپ مۇبالىغىلەشتۈرۈپ سۆزلىگۈچىلەرگە غەزەپ قىلىدۇ». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

1738/3 ـ وعَنْ جَابِرِ بْنِ عَبْدِ اللَّهِ رَضِيَ اللَّه عَنْهُما أَنَّ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِنَّ مِنْ أَحَبِّكُمْ إِليَّ، وَأَقْرَبِكمْ مِنِّي مَجْلِساً يَوْمَ الْقِيامةِ، أَحَاسِنُكُمْ أَخْلاقاً، وَإِنَّ أَبْغَضَكُمْ إِليَّ، وَأَبْعَدَكُمْ مِنِّي يومَ الْقِيَامَةِ، الثَّرْثَارُونَ، وَالْمُتَشَدِّقُونَ وَالْمُتَفَيْهِقُونَ» رواه الترمذي وقال: حديثٌ حسن، وقد سبق شرحُهُ في باب حُسْنِ الخُلق.

**1738/3** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەتتە ماڭا ئەڭ سۆيۈملۈك ۋە ئورۇن جەھەتتە ئەڭ يېقىن بولىدىغىنىڭلار ئەخلاقى ئەڭ ياخشى بولغىنىڭلاردۇر. قىيامەتتە ئەڭ غەزىپىمنى قوزغايدىغان ۋە مەندىن ئەڭ يىراق بولىدىغىنىڭلار تۇتىرۇقسىز، تولا سۆزلەيدىغان، ئۆزىنىڭ سۆزدە ئۇستا ئىكەنلىكىنى نامايەندە قىلىش ئۈچۈن ئېغىزلىرىنى پۇرۇشتۇرۇپ قىلىۋاتقان سۆزىگە ماسلاشتۇرۇپ چىرايىغا هەر خىل تۇس بەرگۈچى ۋە باشقىلارنى ئۆزىدىن تۆۋەن كۆرگۈچىلەردۇر». [تىرمىزىدىن]

## 329 ـ باب

"دىلىم قاساۋەتلىشىپ چىركىنلىشىپ كەتتى" دېيىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1739/1 ـ عَنْ عَائِشَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهَا عَنِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «لا يَقُولَنَّ أَحَدُكُمْ خَبُثَتْ نَفْسِي، وَلكِنْ لِيَقُلْ: لَقِسَتْ نَفْسِي» متفقٌ عليه. قالَ الْعُلَمَاءُ: معْنَى خبُثَتْ غَثَتْ، وَهُوَ مَعْنَى» لَقِسَتْ» وَلكِنْ كَرِهَ لَفْظَ الخُبْثِ.

**1739/1** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىرەرسىڭلار دىلىم قاساۋەتلىشىپ كەتتى دېمىسۇن. لېكىن، دىلىم قارىداپ كەتتى دېسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

330 ـ باب

ئۈزۈمنى ئۈلۈغ دەپ ئاتاشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

(ئەرەبلەر ئۈزۈمنى "كەرىمە" يەنى ئۇلۇغ دەپ ئاتاپ ئادەتلىنىپ قالغان)

1740/1 ـ عَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تُسَمُّوا الْعِنَبَ الْكَرْمَ، فإِنَّ الْكَرْمَ الْمُسْلِمُ» متفقٌ عليه. وهذا لفظ مسلمٍ. وفي روَايةٍ: «فَإِنَّمَا الْكَرْمُ قَلْبُ الْمُؤْمِنِ» وفي رواية للبخاري ومسلِم: «يَقُولُونَ الْكرمُ إِنَّمَا الْكَرْمُ قلْبُ الْمُؤْمِنِ».

**1/1740** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۈزۈمنى ئۇلۇغ، دەپ ئاتىماڭلار، چۈنكى ئۇلۇغ دېگەن نام مۇسۇلمانغىلا لايىق». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئۇلۇغ دېگەن مۆمىننىڭ قەلبى» دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئۇلار ئۈزۈمنى ئۇلۇغ دەپ ئاتايدۇ، ئەمەلىيەتتە ئۇلۇغ بولغىنى مۆمىننىڭ قەلبىدۇر» دېيىلگەن.

1741/2 ـ وَعَنْ وَائِلِ بْنِ حجرٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ عَنِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «لا تَقُولُوا: الْكَرْمُ، وَلَكِنْ قُولُوا: الْعِنَبُ، وَالحَبَلَةُ» رواه مسلم.

**1741/2** ـ ۋائىل ئىبنى ھۇجرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۈزۈمنى ئۇلۇغ دەپ ئاتىماڭلار، لېكىن ئۈزۈم ۋە تەك (تال) دەڭلار». [مۇسلىمدىن]

331 ـ باب

نىكاھ قىلىشقا ئوخشاش دىنىي سەۋەب بولمىسا، ئەر كىشىگە ئايال كىشىلەرنىڭ ياخشى خۇلۇقلىرىنى سۆزلەپ بېرىشتىن چەكلىنىش توغرىسىدا

1742/1 ـ عَنِ ابْنِ مَسْعُودٍ رَضِيَ اللَّه عنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تُبَاشِرِ المرْأَةُ المَرْأَةَ، فَتَصِفَهَا لِزَوْجِهَا كَأَنَّهُ يَنْظُرُ إِلَيْهَا» متفقٌ عليه.

**1742/1** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئايال بىلەن ئايال بىللە ياتمىسۇن. ئۇنداقتا ئۇز ئېرىگە ئۇ ئايالنى سۈپەتلەپ بېرىپ، خۇددى ئۇ ئەرنى ئۇ ئايالغا قاراپ تۇرغاندەك قىلىپ قويىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 332 ـ باب

## كىشىنىڭ «ئى الله ! خالىساڭ مەغپىرەت قىلغىن دەپ دۇئا قىلىشنى چەكلەش، بەلكى جەزمى قىلىپ مەغپىرەت تىلەش توغرىسىدا

1743/1 ـ عنْ أَبي هُرَيْرَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «لا يَقُولَنَّ أَحَدُكُمْ: اللَّهُمَّ اغْفِرْ لي إِنْ شِئْتَ: اللَّهُمَّ ارْحَمْني إِنْ شِئْتَ، لِيعْزِمِ المَسْأَلَةَ، فإِنَّهُ لا مُكْرِهَ لَهُ» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ لمُسْلِمٍ: «ولَكنْ، لِيَعْزِمْ وَلْيُعْظِّمِ الرَّغْبَةَ، فَإِنَّ اللَّه تَعَالى لا يتَعَاظَمُهُ شَيْءٌ أَعْطَاهُ».

**1743/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەردىن بىرەرسى ھەرگىزمۇ "ئى الله ! ئەگەر خالىساڭ مېنى مەغپىرەت قىلغىن، ئى الله ! ئەگەر خالىساڭ ماڭا رەھمەت قىلغىن" دېمىسۇن. بەلكى جەزىم قىلىپ تىلىسۇن، چۈنكى الله نى مەجبۇرلىغۇچى يوق (الله ھېچقانداق چەكلىمىگە ئۇچرىمايدۇ، شۇڭا تىلىگىنىنى بېرەلمىسە خىجىل بولۇپ قالمىسۇن دېگەندەك ئىنسانلارغا ئىشلىتىدىغان ئەگەر خالىسىڭىز دېگەنگە ئوخشاش سۆزلەرنى ئىشلىتىشنىڭ قەتئى ھاجىتى يوق)».

يەنە بىر رىۋايەتتە: «جەزىم قىلسۇن، رىغبىتىنى چوڭ قىلسۇن، الله غا ئۇزى بەرگەن نەرسىلەر ھەرگىز چوڭ بىلىنمەيدۇ» دېيىلگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1744/2 ـ وَعَنْ أَنَسٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا دعا أَحَدُكُمْ، فَلْيَعْزِمِ المَسْأَلَةَ، وَلا يَقُولَنَّ: اللَّهُمَّ إِنْ شِئْتَ، فَأَعْطِني، فَإِنَّهُ لا مُسْتَكْرِهَ لَهُ» متفقٌ عليه.

**1744/2** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «بىرەرسىڭلار دۇئا قىلسا جەزىم قىلىپ تىلىسۇن، ھەرگىزمۇ «ئى الله ! خالىساڭ بەرگىن دېمىسۇن. چۈنكى الله نى (بىرىش ياكى بەرمەسلىكتە) مەجبۇرلىغۇچى يوق». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 333 ـ باب

## الله ۋە پالانچى خالىسا دېيىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

**1745/1** ـ عنْ حُذَيْفَةَ بْنِ اليَمَانِ رَضِيَ اللَّه عَنْه عَنِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «لا تَقُولوا: ماشاءَ اللَّه وشاءَ فُلانٌ، ولكِنْ قُولوا: مَا شَاءَ اللَّه، ثُمَّ شَاءَ فُلانٌ» رواه أَبو داود بإِسنادٍ صحيح.

**1745/1** ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله خالىسا ۋە پالانچى خالىسا دېمەڭلار. لېكىن، دېمەكچى بولساڭلار الله خالىسا ئاندىن پالانچى خالىسا دەڭلار». [ئەبۇداۋۇددىن]

## 334 ـ باب

## خۇپتەندىن كېيىن سۆزلەشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

بۇنىڭدىن كۆزدە تۇتۇلىدىغىنى ئادەتتىكى ۋاقىتلاردا سۆزلىسىمۇ سۆزلىمىسىمۇ بولىدىغان مۇباھ سۆزلەردۇر. ئەمما ئادەتتە ھارام ياكى مەكرۇھ قىلىنىدىغان سۆزلەر خۇپتەندىن كېيىن تېخىمۇ ھارام ۋە مەكرۇھتۇر. ياخشى سۆزلەرنى قىلىش بۇ يەنى ئىلىم ئېلىشقا ئوخشاش. ياكى ياخشى كىشىلەرنىڭ گەپ سۆزلىرى ۋە ئەخلاقلىرىنى ئۆگەنگەنگە ئوخشاش مېھمانلار بىلەن ھەمسۆھبەت بولغانغا ئوخشاش، ھاجەتمەننىڭ تەلىۋىنى ئاڭلىغانغا ئوخشاش سۆزلەرنى قىلسا ھېچقانداق گۇناھ بولمايدۇ. بەلكى بۇنداق سۆزلەرنى قىلىش مۇستەھەبتۇر. شۇنىڭغا ئوخشاش ئۆزرە بىلەن سۆزلەپ قالغۇچىغا گۇناھ بولمايدۇ. تۆۋەندىكى ھەدىسلەر بۇنى ئىسپاتلايدۇ.

**1746/1** - عَنْ أَبي بَرْزَةَ رَضِيِ اللَّه عَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ يَكرَهُ النومَ قبْلَ العِشَاءِ وَالحَدِيث بعْدَهَا . متفقٌ عليه .

**1746/1** ـ ئەبۇبەررزە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇپتەندىن بۇرۇن ئۇخلاشنى، خۇپتەندىن كېيىن سۆزلەشنى ياقتۇرمايتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1747/2 ـ وعَنِ ابْنِ عُمرَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُمَا أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم صَلَّى العِشَاءَ في آخِرِ حَيَاتِهِ، فَلمَّا سَلَّم، قَالَ: «أَرَأَيْتَكُمْ لَيْلَتَكُمْ هَذِهِ؟ فَإِنَّ على رَأْسِ مِئَةِ سَنَةٍ لا يَبْقَى مِمَّنْ هُوَ عَلى ظَهْرِ الأَرْضِ اليَوْمَ أَحدٌ» متفقٌ عليه.

**1747/2** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاخىرقى ئۆمۈرلىرىدە بىر ئاخشىمى خۇپتەننى ئوقۇپ بولۇپ مۇنداق دېدى: «بۈگۈنكى كېچەڭلارنى بىلەمسىلەر؟ (بۇ كېچىدە ئاجايىپ ئىشلار بولدى، سىلەر مەندىن قىيامەت توغرۇلۇق سورايسىلەر) مەن پەقەت 100 يىلدىن كېيىن يەر يۈزىدىكى بۈگۈنكى ھايات كىشىلەردىن ھېچكىم قالمايدىغانلىقىنىلا بىلىمەن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1748/3 ـ وَعَنْ أَنَسٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ أَنَّهم انْتَظَرُوا النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَجاءَهُمْ قريباً مِنْ شَطْرِ اللَّيْلِ فصلَّى بِهِم، يعني العِشَاءَ قَالَ: ثُمَّ خَطَبَنَا فَقَالَ: «أَلا إِنَّ النَّاسَ قَدْ صَلُّوا، ثُمَّ رَقَدُوا» وَإِنَّكُمْ لَنْ تَزَالُوا في صَلاةٍ ما انْتَظَرْتُمُ الصَّلاةَ» رواه البخاري.

**1748/3** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ، ساھابىلەر (بىر ئاخشىمى) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۈتۈپ ئولتۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېرىم كېچىگە يېقىن كېلىپ ئۇلارغا خۇپتەن نامىزىنى ئوقۇپ بېرىپ مۇنداق خۇتبە سۆزلەپ بەردى: «بەزى كىشىلەر نامازنى ئۆرلىرى

ئوقۇپ بولۇپلا ئۇخلاپ قالدى. سىلەر نامازنى كۆتۈپ ئولتۇرغاندىن تارتىپ هازىرغا قەدەر نامازنىڭ ئىچىدە تۇرغاندەك ئەجىرگە ئېرىشتىڭلار». [بۇخارىدىن]

335 ـ باب

دىنىي ئۆزرىسى بولمىسىلا ئايال كىشىنىڭ ئېرى تۆشەككە چاقىرغاندا كەلمەسلىكىنىڭ هاراملىقى توغرىسىدا

1749/1 ـ عَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا دَعَا الرَّجُلُ امْرَأَتَهُ إِلى فِراشِهِ فأَبَتْ، فَباتَ غَضْبانَ علَيْهَا، لَعَنَتْهَا المَلائِكَةُ حتى تُصْبِحٍ» متفقٌ عليه.

**1749/1** ـ ئەبۇهۇرەيرە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دېگەن: «قاچانكى بىر ئەر ئۆز ئايالىنى بىللە بولۇشقا چاقىرسا، ئايالى ئۇنىمىسا، ئەر ئۇ ئايالغا غەزەپلەنگەن هالدا يېتىپ قالسا، پەرىشتىلەر ئۇ ئايالغا هەتتا تاڭ ئاتقۇچە لەنەت ئوقۇيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن هەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «تاكى ئۇ ئايال ئېرىنىڭ قېشىغا كەلگىچە» دېيىلگەن.

336 ـ باب

ئەر ئۆيدە بار تۇرۇپ ئەرنىڭ رۇخسىتىسىز ئايال كىشىنىڭ نەپلە روزا تۇتۇشىنىڭ هاراملىقى توغرىسىدا

**1750/1** - عنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضِيَ اللَّه عنْهُ أَنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «لا يَحِلُّ للمَرْأَةِ أَنْ تَصُومَ وَزَوْجُهَا شاهِدٌ إِلاَّ بإِذْنِهِ ولا تَأْذَنَ في بَيْتِهِ إِلاَّ بإِذْنِهِ» متفقٌ عليه.

**1750/1** ـ ئەبۇهۇرەيرە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئايال كىشىنىڭ ئېرى بار تۇرۇقلۇق ئەرنىڭ رۇخسىتىسىز نەپلە روزا تۇتۇشى ۋە بىراۋنى ئۆيىگە كىرىشكە رۇخسەت قىلىشى هارامدۇر». [بىرلىككە كەلگەن هەدىس]

337 ـ باب

ئىقتىدا قىلغۇچىنىڭ رۇكۇ ـ سەجدىلەردە ئىمامدىن بۇرۇن بېشىنى كۆتىرىشىنىڭ هاراملىقى توغرىسىدا

1751/1 ـ عنْ أَبي هُرَيْرَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «أَمَا يَخْشَى أَحَدُكُمْ إِذا رفَعَ رأْسَهُ قَبْلَ الإِمَامِ أَنْ يَجْعلَ اللَّه رأْسَهُ رأْسَ حِمارٍ، أَوْ يَجْعلَ اللَّه صُورتَهُ صُورَةَ حِمارٍ» متفقٌ عليه.

**1751/1** ـ ئەبۇهۇرەيرە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىرەرسىڭلار ئىمامدىن بۇرۇن بېشىنى كۆتۈرۈۋېلىپ الله نىڭ ئۇنىڭ بېشىنى ئېشەكنىڭ بېشىدەك ياكى ئۇنىڭ سۈرىتىنى ئېشەكنىڭ سۈرىتىدەك قىلىپ قويۇشىدىن قورقمامدۇ؟». [بىرلىككە كەلگەن هەدىس]

## 338 ـ باب

## نامازدا قولنى بىلىگە قويۇشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1752/1 ـ عَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ أن رسول الله صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: نهي عنِ الخَصْرِ في الصَّلاةِ. متفقٌ عليهِ.

**1752/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ نامازدا قولنى بىلىگە قويۇپ تۇرۇشتىن چەكلىگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 339 ـ باب

## تاماق ھازىرلىنىپ نەپسى ئۇنىڭغا تارتىۋاتقان ياكى تەرەت قىستاۋاتقان ھالەتتە ناماز ئوقۇشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1753/1 ـ عَنْ عَائِشَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهَا قَالَتْ: سَمِعْتُ رَسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «لا صَلاةَ بِحَضرَةِ طَعَامٍ، وَلا هُوَ يُدَافِعُهُ الأَخْبَثَانَ» رواه مسلم.

**1753/1** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «تائام تەييار بولغاندا ۋە تەرەت قىستاپ تۇرغاندا ناماز ئوقۇشقا بولمايدۇ». [مۇسلىمدىن]

## 340 ـ باب

## نامازدا ئاسمانغا قاراشتىن چەكلەش توغرىسىدا

1754/1 ـ عَنْ أنسِ بْنِ مَالكٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَا بالُ أَقْوَامٍ يَرْفَعُونَ أَبْصَارَهُمْ إِلى السَّماءِ في صَلاتِهِمْ،» فَاشْتَدَّ قَوْلُهُ في ذلك حَتَّى قَالَ: «لَيَنْتَهُنَّ عَنْ ذلك، أَوْ لَتُخْطَفَنَّ أَبْصارُهُمْ،» رواه البخاري.

**1754/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «نامازدا تۇرۇپ كۆزلىرىنى ئاسمانغا تىكىۋالغان كىشىلەرگە نېمە بولىدى؟» دەپ ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھەقتىكى سۆزى تېخىمۇ كۈچلەندۇرۇپ: «ئۇلار ئاسمانغا قاراشتىن توختايدۇ ياكى ئۇلارنىڭ كۆزلىرى قويۇلۇپ كېتىدۇ» دېدى. [بۇخارىدىن]

## 341 ـ باب

## نامازدا ئۆزرىسىز ئۇياق ـ بۇياققا قاراشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1755/1 ـ عَنْ عَائِشَةَ رضِيَ اللَّه عَنْهَا قَالَتْ: سأَلْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَنِ الالْتِفَاتِ في الصَّلاةِ فَقَالَ: «هُوَ اخْتِلاسٌ يَخْتَلِسُهُ الشَّيْطَانُ مِنْ صَلاةِ الْعَبْدِ» رواهُ البُخَاري.

**1755/1** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن نامازدا ئۇياق ـ بۇياققا قاراش توغرۇلۇق سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ شەيتاننىڭ بەندىنىڭ نامىزىدىن ئوغرىلاپ ئېلىۋالغان پۇرسىتىدۇر» دېدى. [بۇخارىي رىۋايىتى]

1756/1 ـ وعَنْ أَنَسٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ لي رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِيَّاكَ وَالالْتِفَاتَ في الصَّلاةِ، فَإِنَّ الالْتِفَاتَ في الصَّلاةِ هَلَكَةٌ، فإِنْ كَان لابُدَّ، فَفِي التَّطَوُّعِ لا في الْفَرِيضَةِ».

رواه التِّرمذي وقال: حديثٌ حسنٌ صَحِيحٌ.

**1756/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا مۇنداق دېگەن: «نامازدا تولۇپ ئۇياق ـ بۇياققا قاراشتىن ساقلانغىن، چۈنكى نامازدا ئۇياق ـ بۇياققا قاراش ھالاكەتكە ئېلىپ بارىدۇ. قارىمىسا بولمايدىغان ئىش بولسا نەپلە نامازدا قارىغىن، پەرز نامازدا قارىمىغىن». [تىرمىزىدىن]

## 342 ـ باب

## قەبرىگە قاراپ ناماز ئوقۇشتىن چەكلەش توغرىسىدا

1757/1 ـ عَنْ أَبي مَرْثَدٍ كَنَّازِ بْنِ الحُصَيْنِ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: سمِعْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «لا تُصَلُّوا إِلى القُبُورِ، وَلا تَجْلِسُوا علَيْهَا» رواه مُسْلِم.

**1757/1** ـ ئەبۇمەرسەد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «قەبرىگە قاراپ ناماز ئوقۇماڭلار ۋە قەبرىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرماڭلار». [مۇسلىمدىن]

## 343 ـ باب

## ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ ئالدىدىن ئۆتۈشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1758/1 ـ عَنْ أَبي الجُهَيْمِ عَبْدِ اللَّهِ بْنِ الحَارِثِ بْنِ الصِّمَّةِ الأَنْصَارِيِّ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَوْ يَعْلَمُ المَارُّ بَيْنَ يدي المُصَلِّي مَاذا عَلَيْهِ لَكَانَ أَنْ يَقِفَ أَرْبَعِينَ خَيْراً لَهُ مِنْ أَنْ يَمُرَّ بَيْنَ يَدَيْهِ» قَالَ الرَّاوِي: لا أَدْرِي: قَالَ أَرْبَعِين يَوماً، أَو أَرْبَعِينَ شَهْراً، أَوْ أَرْبَعِينَ سَنَةً. متفقٌ عليه.

**1758/1** ـ ئەبۇجۇھەيم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ ئالدىدىن ئۆتكۈچى ئۆزىگە قانداق گۇناھنىڭ بولىدىغانلىقىنى بىلگەن بولسا ئىدى، ئۇنىڭ ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ ئالدىدىن ئۆتۈشتىن 40 تۇرغىنى ئەلۋەتتە ياخشى بولاتتى».

رىۋايەت قىلغۇچى: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ 40 كۈن ياكى 40 ئاي ياكى 40 يىل دېمەكچى بولغانلىقىنى بىلمىدىم، دېگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

344 ـ باب

## مۇئەززىن تەكبىر ئېيتىپ پەرز نامازغا تۇرغان چاغدا مەيلى مۇشۇ نامازنىڭ سۈننىتى ياكى نەپلە نامازلارنى ئوقۇشنىڭ مەكرۇھلىقى توغرىسىدا

1759/1 ـ عَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رَضِيَ اللّه عَنه عَنِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِذا أُقِيمتِ الصلاَةُ، فَلاَ صَلاَةَ إِلا المكتوبَةَ» رواه مسلم.

**1759/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «نامازغا تەكبىر ئېيتىلغان چاغدا پەرزدىن باشقا ناماز ئوقۇشقا بولمايدۇ». [مۇسلىمدىن]

345 ـ باب

## جۈمە كۈنىنىڭ كۈندۈزىنى روزا تۇتۇشقا، كېچىسىنى ناماز ئوقۇشقا خاس قىلىۋېلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1760/1 ـ عَنْ أَبي هُرَيْرة رضَيَ اللّه عَنْهُ عَنِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «لا تَخُصُّوا لَيْلَةَ الجُمُعَةِ بِقِيَامٍ مِنْ بَيْنِ اللَّيَالي، وَلا تَخُصُّوا يَوْمَ الجُمُعَةِ بِصِيَامٍ مِنْ بيْنِ الأَيَّامِ إِلاَّ أَنْ يَكُونَ في صَوْمٍ يَصُومُهُ أَحَدُكُمْ» رواه مسلم.

**1760/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جۈمەنىڭ كېچىسىنى ناماز ئوقۇشقا، كۈندۈزىنى روزا تۇتۇشقا خاس قىلىۋالماڭلار. تۇتۇپ ئادەتلەنگەن روزاڭلار جۈمە كۈنىگە توغرا كېلىپ قالسا تۇتساڭلار كېرەك يوق». [مۇسلىمدىن]

1761/2 ـ وَعَنْهُ قَالَ: سَمِعْتُ رَسُولَ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «لا يَصُومَنَّ أَحَدُكُمْ يَوْمَ الجُمُعَةِ إِلاَّ يَوْماً قَبْلَهُ أَوْ بَعْدَهُ» متفقٌ عليه.

**1761/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «بىرەرسىڭلار جۈمە كۈنى روزا تۇتمىسۇن، ئەگەر تۇتسا ئالدىدىن بىر كۈن ياكى كەينىدىن بىر كۈننى قوشۇپ تۇتسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1762/3 ـ وَعَنْ مُحَمَّدِ بْنِ عَبَّادٍ قَالَ: سَأَلْتُ جَابِراً رَضِيَ اللّه عَنْهُ: أَنَهَى النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَنْ صَوْمِ الجُمُعَةِ؟ قَالَ: نَعَمْ. متفقٌ عليه.

**1762/3** ـ مۇھەممەد ئىبنى ئەببادتىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جۈمە كۈنى روزا تۇتۇشتىن چەكلىگەنمۇ؟ دەپ سورىسام، ئۇ: ھەئە، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1763/4 ـ وَعَنْ أُمِّ المُؤْمِنِينَ جُوَيْرِيَةَ بِنْتِ الحَارِثِ رَضِيَ اللَّه عَنهَا أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم دَخَلَ عَلَيْهَا يومَ الجُمُعَةِ وَهِيَ صائمَةٌ، فَقَالَ: «أَصُمْتِ أَمْسِ؟» قَالَتْ: لا، قَالَ: «تُرِيدِينَ أَنْ تَصُومِي غداً؟» قَالَتْ: لا، قَالَ: «فَأَفْطِرِي» رَوَاهُ البُخاري.

**1763/4** ـ مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى جۇۋەيرىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ جۈمە كۈنى ئۇنىڭ قېشىغا كىرگەندە ئۇ روزا تۇتقان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تۈنۈگۈن روزا تۇتتىڭىزمۇ؟»، دېدى. ئۇ: ياق، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەتە روزا تۇتۇشنى نىيەت قىلدىڭىزمۇ؟»، دېدى. ئۇ: ياق، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداق بولسا روزىڭىزنى ئېچىۋېتىڭ» دېدى. [بۇخارىدىن]

346 ـ باب

## ئىككى كۈن ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق يېمەي ـ ئىچمەي روزىنى ئۇلاپ تۇتۇشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1764/1 ـ عَنْ أَبي هُرَيْرَةَ وَعَائِشَةَ رَضِي اللَّه عنهُمَا أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم نَهَى عَنِ الْوِصالِ. متفقٌ عليه.

**1764/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە ۋە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالاردىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېمەي ـ ئىچمەي ئۇلاپ روزا تۇتۇشتىن چەكلىگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1765/2 ـ وَعَن ابْنِ عُمَرَ رَضِي اللَّه عَنْهُما قالَ: نَهَى رسُولُ اللَّهِ صلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم عَنِ الوِصالِ. قَالُوا: إِنَّكَ تُواصِلُ؟ قَالَ: «إِنِّي لَسْتُ مِثْلَكُمْ، إِني أُطْعَمُ وَأُسْقَى» متفقٌ عليه، وهذا لَفْظُ البُخاري.

**1765/2** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلاپ (يېمەي ـ ئىچمەي) روزا تۇتۇشتىن توستى. ئۇلار: سىلى ئۇلاپ تۇتىلىغۇ؟ دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىلەرگە ئوخشىمايمەن، مەن تائام بېرىلىپ ۋە سۇغۇرۇلۇپ تۇرىمەن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

347 ـ باب

## قەبرە ئۈستىدە ئولتۇرۇشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1766/1 ـ عَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضِي اللَّه عنْهُ قال: قَال رسُولُ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم: «لأَنْ يجْلِسَ أَحدُكُمْ على جَمْرَةٍ، فَتُحْرِقَ ثِيَابَه، فَتَخْلُصَ إِلى جِلْدِهِ خَيرٌ لَهُ مِنْ أَنْ يجْلِسَ على قَبْرٍ» رواه مسلم.

**1766/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى مۇنداق دېگەن: « سىلەرنىڭ بىرىڭلارنىڭ چوغنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرۇپ كىيىمىنى كۆيدۈرۈپ تېرىسىگە تۇتاشتۇرۇلغىنى ئۇنىڭ ئۇچۇن قەبرە ئۈستىدە ئولتۇرۇشتىن ياخشىدۇر ». [مۇسلىمدىن )

## 348 ـ باب

## قەبرىگە گەج ئىشلىتىش ۋە ئۇنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلۇش قىلىشنى چەكلەش توغرىسىدا

1767/1 ـ عَنْ جَابِرٍ رضِي اللَّه عَنْهُ قَالَ: نَهَى رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنْ يُجَصَّصَ الْقَبْرُ، وَأَنْ يُقْعَدَ عَلَيهِ، وأَنْ يُبْنَى عَلَيْهِ. رواه مسلم.

**1767/1** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ قەبرىگە گەج ئىشلىتىشتىن ئۇنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرۇشتىن ۋە ئۇنىڭغا تام قوپۇرۇشتىن چەكلىدى[1]. [مۇسلىمدىن]

## 349 ـ باب

## قۇلنىڭ خوجايىنىدىن قېچىشىنىڭ قاتتىق ھارام ئىكەنلىكى توغرىسىدا

1768/1 ـ عَنْ جَرِيرِ بن عبد الله رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَيَّمَا عَبْدٍ أَبَقَ، فَقَدْ بَرِئَتْ مِنْهُ الذِّمَّةُ» رواه مسلم.

**1768/1** ـ جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: « قاندىلا بىر قۇل قاچسا ئۇنىڭدا ئىسلامنىڭ ئەھدىسى بولمايدۇ (ئىسلام ئۇنى قوغدىمايدۇ) » دېگەن. [مۇسلىمدىن]

1769/2 ـ وَعَنْهُ عَنِ النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِذا أَبَقَ الْعبْدُ، لَمْ تُقْبَلْ لَهُ صَلاَةٌ» رواه مسلم.

وفي روَاية: «فَقَدْ كَفَرَ».

**1769/2** ـ جەرىرىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « قاچقان قۇلنىڭ نامىزى قوبۇل قىلىنمايدۇ ». [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: « كاپىر بولىدۇ » دېيىلگەن.

## 350 ـ باب

## دىنىي جازالاردا ئوتتۇرىغا چۈشۈپ تىلىۋېلىشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿الزَّانِيَةُ وَالزَّانِي فَاجْلِدُوا كُلَّ وَاحِدٍ مِنْهُمَا مِائَةَ جَلْدَةٍ وَلا تَأْخُذْكُمْ بِهِمَا رَأْفَةٌ فِي دِينِ اللَّهِ إِنْ كُنْتُمْ تُؤْمِنُونَ بِاللَّهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ﴾ ﴿زىنا قىلغۇچى ئايال ۋە زىنا قىلغۇچى ئەرنىڭ

[1] بۇنىڭ ئىچىگە قەبرىنىڭ ئادەتتىكى تۇپا شەكلىدىن باشقا قىلغان ھەرقانداق بىر چوڭ قۇرۇلۇشلارنىڭ چەكلەنگەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ.

ھەر بىرىنى يۈز دەررىدىن ئۇرۇڭلار، ئەگەر سىلەر الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتىدىغان بولساڭلار، الله نىڭ دىنىنىڭ (ئەھكامىنى ئىجرا قىلىشتا) ئۇلارغا رەھىم قىلماڭلار﴾[1].

1770/1 ـ وَعَنْ عَائِشَةَ رضِيَ اللَّهُ عَنْهَا، أَنَّ قُرَيْشاً أَهَمَّهُمْ شَأْنُ المرْأَةِ المخْزُومِيَّةِ الَّتي سَرَقَتْ فَقَالُوا: منْ يُكَلِّمُ فيها رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم، فَقَالُوا: وَمَنْ يَجْتَرِيءُ عَلَيْهِ إِلاَّ أُسَامَةُ بْنُ زَيدٍ، حِبُّ رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم، فَكَلَّمَهُ أُسَامَةُ فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسلَّم: «أَتَشْفَعُ في حَدٍّ مِنْ حُدُودِ اللَّهِ تَعَالى؟» ثم قام فاختطب ثُمَّ قَالَ: «إِنَّمَا أَهلَكَ الَّذينَ قَبْلَكُمْ أَنَّهمْ كَانُوا إِذا سَرَقَ فِيهِم الشَّرِيفُ تَرَكُوهُ، وَإِذا سَرَقَ فِيهِمُ الضَّعِيفُ، أَقامُوا عَلَيْهِ الحَدَّ، وَايْمُ اللَّهِ لَوْ أَنَّ فاطِمَةَ بِنْتَ مُحَمَّدٍ سَرَقَتَ لَقَطَعْتُ يَدَهَا» متفقٌ عليه.

وفي رِوَايةٍ: فَتَلَوَّنَ وَجْهُ رسولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَقَالَ: «أَتَشْفَعُ في حَدٍّ مِنْ حُدودِ اللَّهِ؟» قَالَ أُسَامَةُ: اسْتَغْفِرْ لي يا رسُولَ اللَّهِ. قَالَ: ثُمَّ أَمرَ بِتِلْكَ المرْأَةِ، فقُطِعَتْ يَدُهَا.

1770/1 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: قۇرەيشلەرنى مەخزۇم جەمەتىدىن ئوغرىلىق قىلغان بىر ئايال كىشىنىڭ ئىشى غەمگە سېلىپ قويدى. ئۇلار: بۇ توغۇرلۇق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن سۆزلىشىشكە ئۇسامە ئىبنى زەيدتىن باشقىسى جۈرئەت قىلالمايدۇ، ھەقىقەتەن ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەك يېقىن ـ دېيىشتى. ئۇسامە بۇ توغرۇلۇق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا گەپ قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «الله نىڭ بەلگىلىمىلىرىدىن (جىنايى ھۆكۈملىرىدىن) شاپائەت تەلەپ قىلامسەن؟» دېدى. ئاندىن ئورنىدىن تۇرۇپ خۇتبىگە چىقىپ مۇنداق دېدى: «سىلەردىن ئىلگىرىكى ئۈممەتلەر، ئەگەر ئېچىدىن ئابرۇيلۇق كىشىلەر ئوغرىلىق قىلسا جازالىماي، ئاجىز كىشىلىرى ئوغرىلىق قىلسا جازالىغانلىقى ئۈچۈن ھالاك بولغان ئىدى. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەگەر مۇھەممەدنىڭ قىزى پاتىمە ئوغرىلىق قىلغان بولسىمۇ ئەلۋەتتە ئۇنىڭ قولىنى كېسىۋېتەتتىم». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۈزى ئۆزگىرىپ كەتتى ۋە الله نىڭ چەكلىمىدىن بولغان چەكلىمىدە شاپائەت تەلەپ قىلامسەن؟ دېدى. ئۇسامە: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا مەغپىرەت تەلەپ قىلغىن، دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئايالنىڭ قولىنى كېسىشكە بۇيرۇدى، دېيىلگەن.

## 351 ـ باب

## يولغا، سايىدايدىغان جايغا ۋە پاكىز سۇ يىغىلىدىغان جايغا چوڭ تەرەت قىلىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

1771/1 ـ وَعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «اتَّقُوا الَّلاعِنَيْنِ» قَالُوا ومَا الَّلاعِنَانِ؟ قَالَ: «الَّذِي يَتَخَلَّى في طَرِيقِ النَّاسِ أَوْ في ظِلِّهِمْ» رواه مسلم.

1771/1 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەرنى لەنەتكە لايىق قىلىپ قويىدىغان ئىككى ئىشتىن قېچىڭلار» دېدى. ساھابىلار: ئۇ ئىككىسى

[1] سۈرە نۇر 2 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

قايسى؟ ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىشىلەرنىڭ يولىغا ياكى ئۇلارنىڭ سايىدايدىغان جايىغا تەرەت قىلىپ قويىدىغان ئىش» دېدى. [مۇسلىمدىن]

## 352 ـ باب

## توختاپ قالغان سۇغا سىيىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

1772/1 ـ عَنْ جَابِرٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ: أَنَّ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَهَى أَنْ يُبَال فِي المَاءِ الرَّاكِدِ.

رواهُ مسلم.

**1772/1** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام توختاپ قالغان سۇغا سىيىشتىن چەكلىگەن. [مۇسلىمدىن]

## 353 ـ باب

## بەرگەن نەرسىدە بالىلىرىنى ئوخشاش كۆرمەسلىكنىڭ مەكرۇھلىقى توغرىسىدا

**1773/1** ـ عَنِ النُّعْمَانِ بْنِ بَشِيرٍ رضِيَ اللَّه عنْهُمَا أَنَّ أَبَاهُ أَتَى بِهِ رَسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَقَالَ: إِنِّي نَحَلْتُ ابْنِي هذا غُلاماً كَانَ لي، فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَكُلَّ وَلَدِكَ نَحلْتَهُ مِثْلَ هَذا؟» فَقَال: لا، فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «فأَرْجِعْهُ».

وفي رِوَايَةٍ: فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَفَعَلْتَ هَذا بِوَلَدِكَ كُلِّهِمْ؟» قَالَ: لا، قَالَ: «اتَّقُوا اللَّه وَاعْدِلُوا في أَوْلادِكُمْ» فَرَجَعَ أَبي، فَردَّ تِلْكَ الصَّدَقَةَ.

وفي رِوَايَةٍ: فَقَال رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَا بَشِيرُ أَلَكَ وَلَدٌ سِوَى هَذا؟ قَالَ: نَعَمْ، قَال: «أَكُلَّهُمْ وَهَبْتَ لَهُ مِثْلَ هَذا؟» قَالَ: لا، قالَ: «فَلا تُشْهِدْنِي إِذاً فَإِنِّي لا أَشْهَدُ عَلى جَوْرٍ».

وَفي رِوَايَةٍ: «لا تُشْهِدْنِي عَلى جَوْرٍ». وفي روايةٍ: «أَشْهِدْ عَلى هذا غَيْرِي،» ثُمَّ قَالَ: «أَيَسُرُّكَ أَنْ يَكُونُوا إِلَيْكَ فِي الْبِرِّ سَوَاءً؟» قَالَ: بلى، قَالَ: «فَلا إِذاً» متفقٌ عليه.

**1773/1** ـ بەشىرنىڭ ئوغلى نۇئمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇنىڭ ئاتىسى ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا ئېلىپ كېلىپ: مەن ئوغلۇمغا مېنىڭ خىزمەتكارىمنى بەردىم دېۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن بالىلىرىڭنىڭ ھەممىسىگە مۇشۇنداق خىزمەتكار بەردىڭمۇ؟» دېدى. ئۇ: ياق، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى قايتۇرىۋەتكىن» دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بالىلىرىڭنىڭ ھەممىسىگە مۇشۇنداق قىلدىڭمۇ» دېۋىدى. ئۇ: ياق، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله دىن قورقۇڭلار، بالىلىرىڭلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئادىل بولۇڭلار»، دېدى. ئاتام كېلىپ ئاشۇ سەدىقىسىنى قايتۇرۇۋالدى، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى بەشىر! بۇنىڭدىن باشقا بالىلىرىڭ بارمۇ؟» دېۋىدى. ئۇ: ھەئە، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە مۇشۇنداق قىلدىڭمۇ؟ دېدى.

ئۇ: ياق، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداقتا مېنى گۇۋاھلىققا تارتمىغىن، چۈنكى مەن زۇلۇمغا گۇۋاھ بولمايمەن» دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئۇنىڭغا باشقا بىرىنى گۇۋاھ قىلغىن، دەپ ئاندىن ئۇلارنىڭ ساڭا ياخشىلىق قىلىشتا باراۋەر بولۇشى سېنى خۇشال قىلامدۇ؟ دېدى. ئۇ: شۇنداق، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداقتا ئۇنىڭغا ئايرىم بىر نەرسە بەرمىگىن» دېگەن، دېيىلگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 354 ـ باب

## ئايال كىشىنىڭ ئېرىگە تۆت ئاي ئون كۈن قارىلىق تۇتقاندىن باشقا تۇگەپ كەتكەن ئۇرۇق ـ تۇغقىنىغا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق قارىلىق تۇتۇشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1774/1 ـ عَنْ زَيْنَبَ بِنْتِ أَبِي سَلَمَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُمَا قَالَتْ: دَخَلْتُ عَلَى أُمِّ حَبِيبَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهَا زَوْجِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حِينَ تُوُفِّي أَبُوها أَبُو سُفْيَانَ بْنُ حَرْبٍ رَضِي اللَّه عَنْهُ، فدَعَتْ بِطِيبٍ فِيهِ صُفْرَةُ خَلُوقٍ أَوْ غَيْرِهِ، فدَهَنَتْ مِنْهُ جَارِيَةً، ثُمَّ مَسَّتْ بِعَارِضَيْها . ثُمَّ قَالَتْ: وَاللَّهِ مَالي بِالطِّيبِ مِنْ حَاجَةٍ، غَيْرَ أَنِّي سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ عَلى المِنْبرِ: «لا يحِلُّ لامْرأَةٍ تُؤْمِنُ بِاللَّهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ أَنْ تُحِدَّ عَلَى مَيِّتٍ فَوْقَ ثَلاثِ لَيَالٍ، إِلاَّ عَلى زَوْجٍ أَرْبَعَةَ أَشْهُرٍ وَعَشْراً» قَالَتْ زَيْنَبُ: ثُمَّ دَخَلْتُ عَلى زَيْنَبَ بنْتِ جَحْشٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهَا حِينَ تُوُفِّيَ أَخُوهَا، فَدَعَتْ بِطِيبٍ فَمَسَّتْ مِنْه، ثُمَّ قَالَتْ: أَمَا وَاللَّهِ مَالي بِالطِّيبِ مِنْ حاجةٍ، غَيْرَ أَنِّي سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ عَلَى المِنْبَرِ: «لا يَحِلُّ لامْرَأَةٍ تُؤْمِنُ بِاللَّهِ وَاليَوْمِ الآخِرِ أَنْ تُحِدَّ عَلَى مَيِّتٍ فَوْقَ ثَلاَثٍ إِلاَّ عَلَى زوجٍ أَرْبَعَةَ أَشْهُرٍ وَعَشْراً». متفقٌ عليه.

**1774/1** ـ ئەبۇسەلەمەنىڭ قىزى زەينەب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن رەسۇللانىڭ ئايالى ئۇممۇھەبىيبەنىڭ يېنىغا دادىسى ئەبۇسۇفيان تۈگەپ كەتكەندە كىرسەم، ئۇ سېرىق رەڭلىك بىر خۇشبۇي نەرسىنى ئەكەلدۈرۈپ ئۇنىڭدىن بىر قىزچاققا سۈرۈپ قويۇپ ئاندىن ئۆزىنىڭ ئىككى مەڭزىگىمۇ سۈرۈپ مۇنداق دېدى: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن خۇشبۇي نەرسىنى خالاپمۇ كەتمەيمەن، بۇنى شۇنىڭ ئۈچۈن ئىشلەتتىمكى مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنبەردە تۇرۇپ: «الله ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنگەن ئايالنىڭ ئېرىگە تۆت ئاي ئون كۈن قارىلىق تۇتقاندىن باشقا ئۆلۈپ كەتكەن تۇغقانلىرىغا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق قارىلىق تۇتۇشى ھالال بولمايدۇ» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان.

ئاندىن زەينەب: مەن جەھشىنىڭ قىزى زەينەبنىڭ قېشىغا ئۇنىڭ قېرىندىشى تۈگەپ كەتكەندە كىرسەم، ئۇ خۇشبۇي نەرسىنى ئەكەلدۈرۈپ سۈرگەندىن كېيىن: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنبەردە تۇرۇپ: «الله ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنگەن ئايالنىڭ ئېرىگە تۆت ئاي ئون كۈن قارىلىق تۇتقاندىن باشقا ئۆلۈپ كەتكەن تۇغقانلىرىغا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق قارىلىق تۇتۇشى ھالال بولمايدۇ» دېگەنلىكىنى ئاڭلىمىغان بولسام بۇ خۇشبۇي نەرسىنى ئىشلىتىشكە ھاجىتىممۇ يوق ئىدى، دېگەن ئىدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

355 ـ باب

يەرلىك كىشىنىڭ سىرتتىن مال ئېلىپ كەلگەن دېھقاننىڭ مېلىنى ساتقىلى قويماي مەن سېتىپ بېرىمەن دېيىشىنىڭ، كېلىۋاتقان مالنىڭ ئالدىنى توساشنىڭ، قېرىندىشىنىڭ سودىسىنىڭ ئۈستىگە سودىلىشىشىنىڭ، قېرىندىشى تويلاشماقچى بولغان قىزغا توي تەلىپى قويۇشنىڭ هاراملىقى توغرىسىدا

1775/1 ـ عَنْ أَنَسٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: نَهَى رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنْ يَبِيعَ حَاضِرٌ لِبَادٍ وَإِنْ كَانَ أَخَاهُ لأَبِيه وَأُمِّهِ. متفق عليه.

**1775/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەرلىك كىشىنىڭ سىرتتىن كەلگەن دېھقانغا گەرچە ئۇ ئۆزىنىڭ بىر ئاتا، بىر ئانىدىن بولغان قېرىندىشى بولسىمۇ مېلىنى سېتىپ بېرىشتىن چەكلىگەن. (ھەدىستىكى چەكلەش دېھقاننىڭ كۆڭلىدىكى خىراجىتى ئۈچۈن سېتىپ پۇل قىلمىسا بولمايدىغان مېلىنى قويۇپ قويساڭ مەن سېتىپ قوياي دەپ دەخلە قىلىشقا، شۇنداق شەخسىي غەرەزدە دېھقاننىڭ كۆزىنى بوياپ مالنى ئەرزان ئېلىۋېلىشقا قارىتىلغان، ئەگەردە يەرلىك ئادەم ياخشى نىيەت بىلەن دېھقاننىڭ مېلىنى قولىدىن چىقىرىشقا ياردەم بەرسە تېخى ياخشى). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1776/2 ـ وعَنِ ابْنِ عمَرَ قال: قالَ رَسول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَتَلَقُّوا السلَع حَتَّى يُهْبَط بِهَا إلى الأَسْواقِ» متفقٌ عليه.

**1776/2** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مال بازارغا كىرمىگىچە يوللارغا چىقىپ مالنىڭ ئالدىنى توسماڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس ]

1777/3 ـ وَعَنِ ابْنِ عَباسٍ رَضِي الله عَنْهُما قَالَ: «قَالَ رَسُولُ اللهِ صَلّى الله عَلَيْه وسَلم: «لا تَتلَقَوْا الرُكْبَانَ، وَلا يبِعْ حَاضِر لِبَادٍ»، فَقَالَ لَهُ طَاووسٌ: ما قوله: «لا يَبِعْ حَاضِرٌ لِبادٍ؟» قال: لا يكُونُ لَهُ سَمْسَاراً. متفقٌ عليه.

**1777/3** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مال ئېلىپ كەلگۈچىلەرنىڭ ئالدىغا چىقماڭلار، يەرلىك ئادەم سىرتتىن كەلگەن ئادەمنىڭ مېلىنى سېتىپ بەرمىسۇن» ـ دېگەن، دېۋىدى. تاۋۇس ئىبنى ئابباسقا: يەرلىك ئادەم سىرتتىن كەلگەن ئادەمگە سېتىپ بەرمىسۇن دېگەن قانداق گەپ؟ دېۋىدى، ئىبنى ئابباس: ئۇنىڭغا سالاچى بولۇپ بەرمىسۇن دېگەنلىك، دېدى (يەرلىك يەرلىككە سالاچى بولۇپ بەرسە دۇرۇس). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس ]

1778/4 ـ وَعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رَضِيَ اللَّه عَنْهُ قَالَ: نَهَى رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنْ يَبِيعَ حَاضِرٌ لِبَادٍ وَلا تَنَاجَشُوا ولا يبيع الرَّجُلُ على بَيْعِ أَخيهِ، ولا يخطبْ عَلَى خِطْبَةِ أَخِيهِ، ولا تسْأَلِ المرأةُ طلاقَ أُخْتِهَا لِتَكْفَأَ مَا في إِنَائِهَا.

وفي رِوَايَةٍ قَالَ: نَهَى رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَنِ التَّلَقِّي وأَن يَبْتَاعَ المُهَاجِرُ للأَعْرابيِّ، وأَنْ تشْتَرِطَ المرْأَةُ طَلاقَ أُخْتِهَا، وَأَنْ يَسْتَام الرَّجُلُ عَلى سوْمِ أَخيهِ، ونَهَى عَنِ النَّجَشِ والتَّصْرِيةِ. متفقٌ عليه.

**1778/4** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يەرلىك ئادەمنىڭ سىرتتىن كەلگەن ئادەمنىڭ سېتىپ بېرىشىنى توسىدى. مالنىڭ باھاسىنى ئۆستۈرۈۋېلىش ئۈچۈن يالغان خېرىدار ياللىماڭلار، بىر ئادەم ئۆزىنىڭ قېرىندىشىنىڭ سودىسىنىڭ ئۈستىگە سودا قىلمىسۇن ۋە قېرىندىشىنىڭ تويلاشماقچى بولغان قىزىغا توي تەلىپى قويمىسۇن، بىر ئايال ئۆزىنىڭ ئايال قېرىندىشىنىڭ قاچىسىدىكى ئېشىنى تۆكۈۋېتىش ئۈچۈن ئېرىغا تالىقىنى بەرگۈزۈۋەتمىسۇن (خاتىرجەم ياشاۋات تۇرمۇشىدىن ئايرىۋەتمىسۇن)».

يەنە بىر رىۋايەتتە: رەسۇلۇللاھ يېرىم يولدا كېلىۋاتقان مالنىڭ ئالدىنى توسۇشتىن ۋە يەرلىك مۇھاجىر سىرتتىن كەلگەن ئەرابىنىڭ مېلىنى سېتىپ بېرىشىدىن ۋە ئايال كىشىنىڭ خوتۇنىڭنى قويۇۋەتسەڭ مەن ساڭا تېگىمەن، دەپ شەرت قويىشىدىن، ئۆزىنىڭ قېرىندىشى قويغان باھانىڭ ئۈستىگە باھا قويۇشتىن ۋە مالنىڭ باھاسىنى ئۆستۈرۈۋېلىش ئۈچۈن يالغان خېرىدار ياللاشتىن، ساتماقچى بولغان چاھارپاينىڭ سۈتىنى قەستەن ساغماي يېلىنىنى چوڭ كۆرسۇتۇشتىن چەكلىگەن، دېيىلگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1779/5** ـ وَعنِ ابْنِ عُمَرِ رضي اللَّه عَنْهُمَا، أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «لا يبِعْ بَعْضُكُمْ عَلى بَيْعِ بعْضٍ، ولا يَخْطُبْ على خِطْبة أَخِيهِ إلاَّ أَنْ يَأْذَنَ لَهُ» متفقٌ عليه، وهذا لَفْظُ مسلم.

**1779/5** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بەزىڭلار بەزىڭلارنىڭ سودىسىنىڭ ئۈستىگە سودا قىلمىسۇن ۋە قېرىندىشىنىڭ رۇخسىتىنى ئالماي تۇرۇپ تويلاشماقچى بولغان قىزىغا توي تەلىپىنى قويمىسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1780/6** ـ وَعَنْ عُقْبَةَ بنِ عَامِرٍ رضي اللَّه عَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «المُؤْمِنُ أَخُو المُؤمِن، فَلاَ يَحِلُّ لِمُؤمِنٍ أَنْ يبْتَاعَ عَلَى بَيْعِ أَخِيهِ ولاَ يَخْطِبْ علَى خِطْبَةِ أَخِيه حتَّى يَذَرَ» رواهُ مسلم.

**1780/6** ـ ئۇقبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۆمىن مۆمىننىڭ قېرىندىشىدۇر. مۆمىنگە قېرىندىشىنىڭ سودىسىنىڭ ئۈستىگە سودا قىلىشى ۋە قېرىندىشى يېنىۋالمىغىچە تويلاشماقچى بولغان قىزىغا توي تەلىپى قويۇشى ھالال بولمايدۇ». [مۇسلىمدىن]

## 356 ـ باب

## شەرىئەتتە دۇرۇس بولمىغان يوللاردا مال ئىسراپ قىلىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

1781/1 ـ عَنْ أبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَال رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ اللَّه تَعَالى يَرضى لَكُمْ ثلاثاً، وَيَكْرَه لَكُمْ ثَلاثاً: فَيَرضى لَكُمْ أنْ تَعْبُدوه، وَلا تُشركُوا بِهِ شَيْئاً، وَأَنْ تَعْتَصِموا بِحَبْلِ اللَّهِ جَمِيعاً وَلا تَفرَّقُوا، ويَكْرهُ لَكُمْ: قِيلَ وَقَالَ، وَكَثْرَةَ السُّؤالِ، وإضَاعَةَ المَالِ» رواه مسلم، وتقدَّم شرحه.

**1781/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اللّٰه سىلەرنىڭ ئۈچ ئىشىڭلاردىن رازى بولىدۇ ۋە ئۈچ ئىشىڭلارنى يامان كۆرىدۇ. اللّٰه سىلەرنىڭ اللّٰه غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي ئىبادەت قىلىشىڭلاردىن، اللّٰه نىڭ ئارغامچىسىغا بىردەك ئېسىلىشىڭلاردىن، ئايرىلماسلىقىڭلاردىن رازى بولىدۇ ۋە "مۇنداق دېيىلدى، دەپتىكەن، دېيىلىپتىكەن" دېگەن سۆزلەرنى دېيىشتىن، سوئالنىڭ كۆپ بولۇشىدىن، مالنىڭ ئىسراپ بولۇشىدىن نارازى بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1782/2 ـ وَعَنْ وَرَّادٍ كَاتِبِ المُغِيرَةِ بن شُعْبَة قالَ: أمْلَى عَلَيَّ المُغِيرَةُ بنُ شُعبةَ في كتاب إلى مُعَاوِيَةَ رضي اللَّه عنْه، أنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ يَقُول في دبُرِ كُلِّ صَلاةٍ مَكْتُوبَةٍ: «لاَ إلَهَ إلاَّ اللَّه وَحدَهُ لاَ شَرِيكَ لَهُ، لَهُ المُلْكُ وَله الْحَمْد وَهُوَ عَلَى كُلِّ شَيءٍ قَدِيرٌ، اللَّهُمَّ لاَ مانِعَ لِمَا أعْطَيْتَ، وَلاَ مُعْطِيَ لِمَا مَنَعْتَ، وَلاَ يَنْفَعُ ذَا الجَدِّ مِنْكَ الْجَدُّ» وَكَتَبَ إلَيْهِ أنَّهُ» كَانَ يَنْهَى عَنْ قِيل وقَالَ، وإضَاعَةِ المَالِ، وَكَثْرةِ السُّؤَالِ، وَكَانَ يَنْهَى عَنْ عُقُوقِ الأمهَّاتِ، ووأْدِ الْبَنَاتِ، وَمَنْعٍ وهَاتِ» متفقٌ عَلَيْهِ، وسبق شرحه.

**1782/2** ـ مۇغىيره ئىبنى شۇئبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ كاتىبى ۋەررادتىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: ماڭا مۇئاۋىيەگە يازغۇزغان خېتىدە "پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر پەرز نامازدىن كېيىن بىر اللّٰه دىن باشقا ئىلاھ يوق، اللّٰه نىڭ شېرىكى يوق، بارلىق ھۆكۈمرانلىق ۋە ماختىلىش اللّٰه غا خاستۇر. اللّٰه ھەرنەرسىگە قادىردۇر. ئى اللّٰه ! سەن بەرگەن نەرسىنى توسۇپ قالغۇچى يوق. سەن چەكلىگەن نەرسىنى بەرگۈچى يوق، سېنىڭ ئالدىڭدا بايلىق ئىگىسىنىڭ بايلىقى مەنپەئەت قىلمايدۇ، دەيدىغان ئىدى" دەپ. يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «دەپتىكەن، دېيىلىپتىكەن دېگەن سۆزلەردىن، مالنى ئىسراپ قىلىشتىن، كۆپ سوئال سوراشتىن، ئانىلارنى قاخشىتىشتىن، قىزلارنى تىرىك كۆمۈشتىن، بېرىشكە تېگىشلىك بولغاننى بەرمەي ئېلىشنىلا ئويلاشتىن توسقان ئىدى» دېيىلگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 357 ـ باب

## مۇسۇلمانغا راست بولسۇن ياكى چاقچاق بولسۇن تىغلىق نەرسىلەرنى تەڭلەشتىن ۋە قىلىچنى يالىڭاچ سۇنۇشتىن توسۇش توغرىسىدا

1783/1 ـ عَن أبي هُرَيْرَة رضي اللَّه عَنْه عَنْ رَسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «لاَ يشِرْ أحَدُكُمْ إلَى أخِيهِ بِالسِّلاَحِ، فإنَّهُ لاَ يَدْرِي لَعَلَّ الشَّيْطَانَ يَنْزِعُ في يَدِهِ، فَيَقَعَ في حُفْرَةٍ من النَّارِ» متفقٌ عليهِ.

وفي رِوَايةٍ لِمُسْلِمٍ قَالَ: قَالَ أبُو الْقَاسِمِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ أشارَ إلَى أخيهِ بِحَدِيدَةٍ، فَإنَّ المَلائِكةَ تَلْعَنُهُ حتَّى يَنْزِعَ، وإنْ كَان أخَاهُ لأبِيهِ وأُمِّهِ».

قَوْلُهُ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم : «يَنْزِع» ضُبِطَ بالْعَيْنِ المُهْمَلَةِ مَعَ كَسْرِ الزَّاي، وبالْغَيْنِ المُعْجَمَةِ مع فتحِها ومعناهما مُتَقَارِبٌ، مَعْنَاهُ بالمُهْمَلَةِ يَرْمِي، وبالمُعجمَةِ أيْضاً يَرْمِي وَيُفْسِدُ، وَأَصْلُ النَّزْعِ : الطَّعنُ وَالْفَسَادُ.

**1783/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۆزىنىڭ قېرىندىشىغا تىغلىق نەرسنى تەڭلىمىسۇن. چۈنكى، ئۇ شەيتاننىڭ ئۇنىڭ قولىنى تارتىپ قېرىندىشىغا تىغىنى تەككۈزۈپ ئاندىن ئۇنى دوزاختىكى بىر چوڭقۇرغا چۈشۈرۈۋېتىشىنى بىلمەيدۇ چۈشۈپ كېتىشىنى بىلمەيدۇ».

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام : «كىمكى تۆمۈرنى بىلەن قېرىندىشىغا تەڭلەيدىكەن پەرىشتىلەر ئۇ قولىنى يىغىۋالغانغا قەدەر ئۇنىڭغا لەنەت ئوقۇيدۇ، گەرچە ئۇ ئۆزىنىڭ دادا بىر، ئانا بىر قېرىندىشى تەڭلىگەن بولسىمۇ» دېيىلگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1784/2 ـ وَعَنْ جابِرٍ رضي اللّه عنْهُ قَالَ : «نَهَى رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أنْ يُتَعَاطَى السَّيْفُ مَسْلُولاً». رواهُ أبو داود، والترمذي وقال : حديثٌ حسَنٌ.

**1784/2** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يالىڭاچلانغان قىلىچنى سۇنۇشتىن توسقان. [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

358 ـ باب

## ئۆزرىسى بولمىسا ئەزاندىن كېيىن پەرزنى ئوقۇماي تۇرۇپ مەسچىتتىن چىقىپ كېتىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1785/1 ـ عَنْ أبي الشَّعْثاءِ قال : كُنَّا قُعُوداً مع أبي هُرِيْرَةَ رضي اللّه عنهُ في المسْجِدِ، فَأَذَّنَ المؤَذِّنُ، فَقَام رَجُلٌ مِنَ المسْجِدِ يَمْشِي، فَأتْبعهُ أَبُو هُريْرَةَ بصَرهُ حتَّى خَرجَ مِنَ المسْجِدِ، فقَالَ أَبُو هُرِيْرَةَ : أَمَّا هَذَا فَقَدْ عصَى أَبَا الْقَاسِمِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. رواه مسلم.

**1785/1** ـ ئەبۇش شەئسادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز ئەبۇھۇرەيرە بىلەن مەسچىتتە ئولتۇراتتۇق، مۇئەززىن ئەزان ئېيتىپ بولغاندىن كېيىن بىر ئادەم تۇرۇپ مەسچىتتىن سىرتقا مېڭىۋېدى، ئەبۇھۇرەيرە ئۇ ئادەم مەسچىتتىن چىقىپ بولغىچە ئۇنىڭغا كۆزنى تىكىپ تۇرۇپ: ئۇ ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئاسىيلىق قىلدى، دېدى. [مۇسلىمدىن]

359 ـ باب

## خۇشبۇي نەرسە سوۋغا قىلىنسا ئۇنى ئۆزرىسىز قايتۇرۇۋېتىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1786/1 ـ عَنْ أبي هُرَيْرَةَ رضي اللّه عَنْهُ، قَال : قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللّهُ عَلَيْهِ وسَلَّم : «مَنْ عُرِضَ عَلَيْهِ رَيْحَانٌ، فَلا يَرُدَّهُ، فَإِنَّهُ خَفِيفُ المَحْمِلِ، طَيِّبُ الرِّيح» رواهُ مسلم.

1786/1 _ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر كىشىگە رەيھان گۈلى سوۋغا قىلىنسا، ئۇنى قايتۇرۇۋەتمىسۇن. چۈنكى، ئۇ كۆتۈرۈشكە يەڭگىل، پۇرىقى خۇشبۇي نەرسىدۇر». [مۇسلىمدىن]

1787/2 ـ وَعَنْ أَنَسِ بنِ مَالِكٍ رضي اللَّه عَنْهُ أَنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم كَانَ لا يَرُدُّ الطِّيبَ. رواهُ البُخاري.

**1787/2** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خۇشبۇي نەرسە ھەدىيە قىلىنسا قايتۇرۇۋەتمەيتتى. [بۇخارىدىن]

## 360 ـ باب

## ئۆزىدىن پەخىرلىنىپ ئىبزىپ قىلىشتىن قورقسا يۈزىدە ماختاشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، ئەگەر ئۇنداق بولمىسا يۈزىدە ماختاشنىڭ دۇرۇسلىقى توغرىسىدا

1788/1 ـ عَنْ أَبي مُوسى الأَشْعريِّ رضي اللَّهُ عَنْهُ قَالَ: سَمِعَ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم رَجُلاً يُثْني عَلَى رَجُلٍ وَيُطْرِيهِ في المِدْحَةِ، فَقَالَ: «أَهْلَكْتُمْ، أَوْ قَطعْتُمْ ظَهرَ الرَّجُلِ» متفقٌ عليهِ.

**1788/1** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كىشىنىڭ يەنە بىر كىشىنى ماختاپ بەك ئاشۇرۇۋەتكەنلىكىنى ئاڭلاپ: «ئۇنى ھالاك قىلىۋەتتىڭلار ياكى ئۇنىڭ ئۇچىسىنى يانچىۋەتتىڭلار» دېگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1789/2 ـ وَعَنْ أَبي بَكْرَة رضي اللَّه عنْهُ أَنَّ رجُلاً ذُكِرَ عِنْدَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَأَثْنَى عَلَيْهِ رَجُلٌ خَيْراً، فَقَالَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ويْحَكَ قَطَعْتَ عُنُقَ صَاحِبكَ» يقولُهُ مِرَاراً» إِنْ كَانَ أَحَدُكُمْ مَادِحاً لا مَحَالَةَ، فَلْيَقُلْ: أَحْسِبُ كَذَا وكَذَا إِنْ كَانَ يَرَى أَنَّهُ كَذَلِكَ، وَحَسِيبُهُ اللَّه، ولاَ يُزَكَّى علَى اللَّهِ أَحَدٌ» متفق عليه.

**1789/2** ـ ئەبۇبەكرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدا بىر كىشى يەنە بىر كىشى بەكرەك ماختىغان ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەپسۇس بۇرادىرىڭنىڭ بوينىنى ئۈزۈۋەتتىڭ» دېگەن سۆزنى نەچچە قېتىم تەكرارلىدى. ئاندىن: «بىرەرسىڭلارنىڭ ماختىماسلىققا چارىسى بولمىسا ۋە ماختالغۇچى ماختىلىشقا لايىق دەپ قارالسا، مەن ئۇنى مۇنداق ـ مۇنداق، دەپ قارايمەن دېسۇن. ماختىغۇچىنىڭ (بىلىپ ـ بىلمەي ماختىغانلىقىنىڭ ۋە ماختالغۇچىنىڭ ئىچكى سىرلىرىنىڭ) ھېسابىنى الله بىلگۈچىدۇر. ھېچكىمنى الله نىڭ ئالدىدا ئاقلاشنىڭ ھاجىتى يوق»، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1790/3 ـ وَعَنْ هَمَّامِ بنِ الْحَارِثِ، عنِ المِقْدَادِ رضي اللَّه عَنْهُ أَنَّ رَجُلاً جعَل يَمْدَحُ عُثْمَانَ رضي اللَّه عنه، فَعمِدَ المِقْدادُ، فَجَثَا عَلَى رُكْبَتَيْهِ، فَجَعَلَ يَحْثُو في وَجْهِهِ الْحَصْبَاءَ، فَقَالَ لَهُ عُثْمَانُ: مَا شَأْنُكَ؟ فَقَالَ: إِنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِذَا رَأَيْتُمُ المَدَّاحِينَ، فَاحْثُوا في وَجُوهِهِمُ التُّرابَ» رَوَاهُ مسلم.

فَهَذِهِ الأَحَادِيثُ في النَّهْيِ، وَجَاءَ في الإِبَاحَةِ أَحَادِيثُ كثِيرَةٌ صَحِيحَةٌ.

قَالَ العُلَمَاءُ: وَطريقُ الجَمْعِ بَيْنَ الأَحَادِيثِ أَنْ يُقَالَ: إنْ كَانَ المَمْدُوحُ عِنْدَهُ كَمَالُ إيمَانٍ وَيَقِينٍ، وَرِيَاضَةُ نَفْسٍ، وَمَعْرِفَةٌ تَامَّةٌ بِحَيْثُ لا يَفْتَتِنُ، وَلا يَغْتَرُّ بِذَلِكَ، وَلا تَلْعَبُ بِهِ نَفْسُهُ، فَلَيْسَ بِحَرَامٍ وَلا مَكْرُوهٍ، وإنْ خِيفَ عَلَيْهِ شَيءٌ مِنْ هَذِهِ الأَمُورِ كُرِهَ مَدْحُهُ في وَجْهِهِ كَرَاهَةً شَدِيدَةً، وعَلَى هَذَا التَّفْصِيلِ تُنزَّلُ الأحاديثُ المُخْتَلفَة في ذَلِكَ. وَمِمَّا جَاءَ فِي الإِبَاحَةِ قَوْلُهُ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لأَبي بَكْرٍ رضي اللَّه عَنْهُ: «أَرْجُو أَنْ تَكُونَ مِنْهُمْ» أَيْ: مِنَ الَّذِينَ يُدْعَوْنَ مِنْ جَمِيعِ أَبْوابِ الْجَنَّةِ لِدُخُولِهَا، وفي الحَدِيثِ الآخَرِ: «لَسْتَ مِنْهُمْ» أَيْ: لَسْتَ مِنَ الَّذِينَ يُسْبِلُونَ أُزُرَهُمْ خُيَلاءَ. وَقَالَ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم لِعُمَرَ رضي اللَّه عَنْهُ: «مَا رَآكَ الشَّيْطَانُ سَالِكاً فَجّا إلاَّ سلك فَجّا غَيْرَ فَجِّك»، وَالأَحَادِيثُ في الإِبَاحَةِ كَثِيرَةٌ، وَقَدْ ذَكَرْتُ جُمْلَةً مِنْ أَطْرَافِهَا في كتاب: «الأَذْكَار».

**1790/3** ـ ھەممام ئىبنى ھارىس، مىقداد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر ئادەم ئوسماننى يۈزىدە ماختىغىلى تۇرىۋىدى، مىقداد بۇنى كۆرۈپ تىزلىنىپ تۇرۇپ ماختىغان كىشىنىڭ يۈزىگە تاش ـ تۇپراق چاچتى. ئوسمان مىقدادقا: بۇ نىمە قىلغىنىڭ؟ دېگەن ئىدى. ئۇ: رەسۇلۇللاھ ماختىغۇچىنى كۆرسەڭلار ئۇنىڭ يۈزىگە توپا چېچىڭلار دېگەن، دېدى. [مۇسلىمدىن]

بۇ يۈزىدە ماختاشنى چەكلەش ھەققىدە كەلگەن ھەدىستۇر، ماختىمىسىمۇ دۇرۇس بولىدىغانلىق ھەققىدە نۇرغۇن ھەدىسلەر بار. ئۆلىمالار بۇ ھەدىسلەرنى تەتبىقلاپ مۇنداق دېگەن: ئەگەر ماختالغۇچى كىشى ئىمانى كۈچلۈك، دىلى پاك، ئەخلاقلىق، ئۆزىنى يوقۇتۇپ قويمايدىغان، ئۆزگۈرۈپ قالمايدىغان كىشى بولسا، ئۇنى يۈزىدە ماختاش ھارامىمۇ، مەكرۇھمۇ ئەمەس. ئەگەر ئۇنداق بولمىسا ئۇ كىشىنى يۈزىدە ماختاش قاتتىق چەكلەنگەندۇر.

### يۈزىدە ماختاشنىڭ دۇرۇسلىقى ھەققىدىكى ھەدىسلەر

ئەبۇبەكرىگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سېنىڭ جەننەتنىڭ ھەممە ئىشىكلىرىدىن چاقىرىلغان كىشى بولۇشىڭنى ئارزۇ قىلىمەن» دېگەن. يەنە: «سەن تەكەببۇرلۇق بىلەن كىيىمنى سۆرەپ يۈرگۈچى ئەمەس» دېگەن.

ئۆمەر ئىبنى خەتتابقا: «شەيتان سېنىڭ بىرەر يولدا ماڭغانلىقىڭنى كۆرسە، ئۇ سەن ماڭغان يولنى قويۇپ باشقا يولدا ماڭىدۇ» دېگەن.

361 ـ باب

## ۋابا كېسىلى پەيدا بولغان يۇرتتىن چىقىپ كېتىشنىڭ ۋە سىرتتىكى كىشىلەرنىڭ ئۇ يۇرتقا كىرىشىنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

**الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:** ﴿أَيْنَمَا تَكُونُوا يُدْرِكْكُمُ الْمَوْتُ وَلَوْ كُنْتُمْ فِي بُرُوجٍ مُشَيَّدَةٍ﴾ ﴿قەيەردە بولماڭلار (ئەجەل كەلگەندە) ئۆلۈم سىلەرنى تاپىدۇ، سىلەر مۇستەھكەم قەلئەلەردە بولغان تەقدىردىمۇ﴾[1] ﴿وَلا تُلْقُوا بِأَيْدِيكُمْ إِلَى التَّهْلُكَةِ﴾ ﴿ئۆزەڭلارنى ھالاكەتكە تاشلىماڭلار﴾[2].

1791/1 ـ وَعَنْ ابْنِ عَبَّاسٍ رضي اللّٰه عَنْهُمَا أَنَّ عُمَر بْنِ الْخَطَّابِ رضي اللّٰه عَنْهُ خَرَجَ إِلَى الشَّامِ حَتَّى إِذَا كَانَ بِسَرْغٍ لَقِيَهُ أُمَراءُ الأَجْنَادِ أَبُو عُبَيْدَةَ بْنُ الجَرَّاحِ وَأَصْحَابُهُ فَأَخْبَرُوهُ أَنَّ الْوبَاءَ قَدْ وَقَعَ بالشَّامِ، قَالَ ابْنُ عَبَّاسٍ: فَقَالَ لي عُمَرُ: ادْعُ لي المُهاجِرِين الأَوَّلِينَ فَدَعَوتُهم، فَاسْتَشَارهم، وَأَخْبرَهُم أَنَّ الْوَبَاءَ قَدْ وَقَعَ بِالشَّامِ، فَاخْتَلَفوا، فَقَالَ بَعْضُهُمْ: خَرَجْتَ لأَمْرٍ، ولا نَرَى أَنْ تَرْجِعَ عَنْهُ. وَقَالَ بَعْضُهُمْ: مَعَكَ بَقِيَّةُ النَّاسِ وَأَصْحَابُ رسُولِ اللّٰه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، وَلا نَرَى أَنْ تُقْدِمَهُم عَلَى هذا الْوَبَاءِ، فَقَالَ: ارْتَفِعُوا عَنِّي، ثُمَّ قَالَ: ادْعُ لي الأَنْصَارَ، فَدعَوتُهُم، فَاسْتَشَارهمْ، فَسَلَكُوا سَبِيلَ المُهاجِرِين، وَاختَلَفوا كَاخْتلافهم، فَقَال: ارْتَفِعُوا عَنِي، ثُمَّ قَالَ: ادْعُ لي مَنْ كَانَ هَا هُنَا مِنْ مَشْيَخَةِ قُرَيْشٍ مِنْ مُهَاجِرةِ الْفَتْحِ، فَدَعَوْتُهُمْ، فَلَمْ يَخْتَلِفْ عليه مِنْهُمْ رَجُلانِ، فَقَالُوا: نَرَى أَنْ تَرْجِعَ بِالنَّاسِ وَلاَ تُقْدِمَهُم عَلَى هَذَا الْوَبَاءِ، فَنَادى عُمَرُ رضي اللّٰه عَنْهُ في النَّاسِ: إِنِّي مُصْبِحٌ عَلَى ظَهْرٍ، فَأَصْبِحُوا عَلَيْهِ: فَقَال أَبُو عُبَيْدَةَ بْن الجَرَّاحِ رضي اللّٰهُ عَنْهُ: أَفِرَاراً مِنْ قَدرِ اللّٰه؟ فَقَالَ عُمَرُ رضي اللّٰه عَنْهُ: لَوْ غَيْرُكَ قَالَهَا يَا أَبَا عُبيْدَةَ، وكَانَ عُمَرُ يَكْرَهُ خِلافَهُ، نَعَمْ نَفِرُّ مِنْ قَدرِ اللّٰه إلى قَدرِ اللّٰه، أَرأَيْتَ لَوْ كَانَ لَكَ إِبِلٌ، فَهَبَطَتْ وَادِياً لهُ عُدْوَتَانِ، إِحْدَاهُمَا خَصْبَةٌ، والأُخْرَى جَدْبَةٌ، أَلَيْسَ إِنْ رَعَيْتَ الخَصْبَةَ رعَيْتَهَا بقَدرِ اللّٰه، وإِنْ رَعَيْتَ الجَدْبَةَ رعَيْتَهَا بِقَدَر اللّٰه، قَالَ: فجَاءَ عَبْدُ الرَّحْمَنِ بْنُ عَوْفٍ رضي اللّٰه عَنْهُ، وَكَانَ مُتَغَيِّباً في بَعْضِ حَاجَتِهِ، فَقَال: إِنَّ عِنْدِي مِنْ هَذَا عِلْماً، سَمِعْتُ رَسُولَ اللّٰه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «إِذَا سَمِعْتُمْ بِهِ بِأَرْضٍ، فلاَ تَقْدمُوا عَلَيْهِ، وإِذَا وَقَعَ بِأَرْضٍ وَأَنْتُمْ بِهَا، فَلا تَخْرُجُوا فِرَاراً مِنْهُ» فَحَمِدَ اللّٰه تَعَالى عُمَرُ رضي اللّٰه عَنْهُ وَانْصَرَفَ، متفقٌ عليه.

والْعُدْوَةُ: جانِبُ الْوادِي.

**1791/1 ـ** ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: ئۆمەر شامغا قاراپ يولغا چىقىپ سەرغ دېگەن جايغا كەلگەندە ئۇنىڭ ئالدىغا شاملىق سەردارلاردىن ئەبۇئۇبەيدە ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرى چىقىپ ئۆمەرگە، شامدا ۋابا كېسىلى پەيدا بولغانلىقىنى ئېيتتى. ئۆمەر مېنى دەسلەپتە ھىجرەت قىلغانلارنى چاقىرىپ كېلىشكە بۇيرىدى. مەن ئۇلارنى چاقىرىپ كەلدىم. ئۆمەر ئۇلارغا مەسلىھەت قىلىپ شامدا ۋابا كېسىلى پەيدا بولغانلىقىنى ئېيتتى. ئۇلار ھەرخىل پىكىر قىلىشتى. بەزىلىرى: سەن چوڭ ئىش ئۈچۈن چىقتىڭ، بىز سېنىڭ قايتىپ كەتمەسلىكىڭنى مۇناسىپ، دەپ قارايمىز، دېدى. بەزىلىرى: سەن بىلەن نۇرغۇن كىشىلەر ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى بار. بىز سېنىڭ ئۇلارنى بۇ ۋاباغا ئېتتىرمەسلىكىڭنى ياخشى دەپ قارايمىز، دېدى. ئۆمەر ئۇلارنى قايتىڭلار، دەپ ئاندىن مېنى ئەنسارلارنى چاقىرىپ كېلىشكە بۇيرىدى. مەن ئۇلارنى چاقىرىپ كەلدىم.

---

[1] سۈرە نىسا 78 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە بەقەرە 195 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئۆمەر ئۇلارغىمۇ مەسلىھەت سالدى. ئۇلارمۇ مۇھاجىرلارغا ئوخشاش، ھەرخىل پىكىر قىلىشتى. ئۆمەر ئۇلارغىمۇ قايتىڭلار، دېدى. ئاندىن ماڭا: قۇرەيشنىڭ پېشقەدەملىرىدىن مەككە پەتھى بولغان يىلى ھىجرەت قىلغانلارنى چاقىرىپ كىرگىن، دېدى. ئۇلار تالاش ـ تارتىش قىلىشماي بىردەك: بىز سىنىڭ كىشىلەرنى ۋاباغا ئېتتەرمەي قايتىپ كەتكەنلىكىڭنى ياخشى دەپ قارايمىز، دېيىشتى. ئۆمەر كىشىلەرگە: تاڭ ئاتقاندا مەن ئۇلاغ ئۈستىدە بولىمەن (سەپەرگە ئاتلىنىمەن) سىلەرمۇ شۇنداق قىلىڭلار، دېدى. ئەبۇئۇبەيدە: الله نىڭ تەقدىرىدىن قېچىپ قايتامسەن؟ دېدى. ئۆمەر: ئى ئەبۇئۇبەيدە! بۇ گەپنى سەندىن باشقىسى دېگەن بولسا چوقۇم جازالىغان بولاتتىم، دېدى ئۆمەر ئۇنىڭ بىلەن قارشىلىشىشنى ياقتۇرماي ھەئە، الله نىڭ تەقدىرىدىن الله نىڭ تەقدىرىگە قاچىمىز. ئېيتىپ باقە، ئەگەر سىنىڭ بىر تۆگەڭ بولسا، بۇ بىر ۋادىغا چۈشسە، ئۇ ۋادىنىڭ ئىككى تەرىپى بولۇپ بىر تەرىپى چۆپلۈك يەنە بىر تەرىپى قۇرغاق بولسا، ئەگەر ئوتلاقتا باقساڭمۇ الله نىڭ تەقدىرى بىلەن باققان ۋە قۇرغاق تەرەپتە باقساڭمۇ الله نىڭ تەقدىرى بىلەن باققان بولمامسەن؟ دېدى. ئىبنى ئابباس دېدىكى: كېيىن ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف كەلدى. ئۇ ئۆزىنىڭ مەلۇم بىر ئىشى بىلەن سىرتقا چىقىپ كەتكەن ئىدى. ئۇ: مەندە بۇ توغرۇلۇق ئىلىم بار. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ «قايسى بىر يۇرتتا ۋابا بار، دەپ ئاڭلىساڭلار ئۇ يۇرتقا كىرمەڭلار. ئەگەر سىلەر تۇرغان يۇرتتا ۋابا بولسا قېچىپ ئۇ يۇرتتىن چىقماڭلار» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان، دېۋىدى. ئۆمەر الله غا ھەمدى ئېيتتى ۋە قايتىپ كەتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1792/1 ـ وَعَنْ أُسَامَةَ بْنِ زَيْدٍ رضي اللَّه عَنْهُ عنِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِذَا سمِعْتُمْ الطَّاعُونَ بِأَرْضٍ، فَلاَ تَدْخُلُوهَا، وَإِذَا وقَعَ بِأَرْضٍ، وَأَنْتُمْ فِيهَا، فَلاَ تَخْرُجُوا مِنْهَا» متفقٌ عليهِ.

**1792/1** ـ ئۇسامە ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر سىلەر بىر زېمىندا ۋابا كېسىلىنىڭ تارالغانلىقىنى ئاڭلىساڭلار ئۇ يەرگە كىرمەڭلار. ئەگەر سىلەر تۇرغان زېمىندا ۋابا تارالسا ئۇ يەردىن چىقىپ كەتمەڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 362 ـ باب

## سېھىرگەرلىكنىڭ قاتتىق ھاراملىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَا كَفَرَ سُلَيْمَانُ وَلَكِنَّ الشَّيَاطِينَ كَفَرُوا يُعَلِّمُونَ النَّاسَ السِّحْرَ﴾ ﴿سۇلايمان (سېھىرگەر بولغىنى ۋە سېھىر ئۆگىنىش بىلەن) كاپىر بولغىنى يوق، لېكىن شەيتانلار كىشىلەرگە سېھىر ئۆگىتىپ كاپىر بولدى﴾[1].

1793/1 ـ وَعَنْ أَبِي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عَنْهُ عَنِ النبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «اجْتَنِبُوا السَّبْعَ المُوبِقَاتِ» قَالُوا: يَا رسُولَ اللَّهِ وَمَا هُنَّ؟ قَالَ: «الشِّرْكُ بِاللَّهِ، السِّحْرُ، وَقَتْلُ النَّفْسِ التي حرَّمَ اللَّه إِلاَّ بِالْحَقِّ، وَأَكْلُ الرِّبَا، وَأَكْلُ مَالِ اليتيم، والتَّوَلِّي يَوْمَ الزَّحْفِ، وقَذْفُ المُحْصنَات المُؤمِناتِ الْغَافِلات» متفقٌ عليه.

[1] سۈرە بەقەرە 102 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

1793/1 ـ ئـەبۇھۇرەيرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇدىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر ھالاك قىلغۇچى يەتتە خىل گۇناھلاردىن ساقلىنىڭلار» دېگەندە ساھابىلەر: ئى اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرى ئۇلار قايسىلار ؟ دېدى . پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇلار اللّٰه غا شېرىك كەلتۈرۈش، سېھرىگـەرلىك قىلىـش، اللّٰه تائـالا ئۆلتۈرۈشـنى چەكلىگـەن كىشـىلەرنى ناھەق ئـۆلتۈرۈپتىش، جـازانىنى يېيىش، يېتىملارنىڭ مـال ـ مۈلكىـنى يـەۋېلىش، جىھاد مـەيدانىدىن قېچىش، پـاك، ئىپپـەتلىك تـەقۋادار ئاياللارغا بۆھتان چاپلاشلاردۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

363 ـ باب

## قۇرئاننىڭ دۈشمەن قولىغا چۈشۈپ خارلىنىپ قىلىشىدىن قورقسا ئۇنى كاپىرلارنىڭ يۇرتىغا ئېلىپ بارماسلىق توغرىسىدا

1794/1 ـ عَنْ ابْنِ عُمَرَ رضي اللّٰه عَنْهُمَا قَالَ: «نَهَى رَسُولُ اللّٰه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنْ يُسَافَرَ بالقرآن إِلَى أَرْضِ الْعَدُوِّ» متفقٌ عليه.

1794/1 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىـنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: رەسۇلۇللاھ دۈشمەن يۇرتـىغا قۇرئان ئېلىپ سەپەر قىلىشتىن چەكلىگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

364 ـ باب

## يېمەك ـ ئىچمەك، تاھارەت ئېلىش ۋە باشقا ئىشلار ئۈچۈن ئالتۇن ـ كۈمۈش قاچىلارنى ئىشلىتىشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1795/1 ـ عَنِ أُمِّ سَلَمَةَ رضي اللّٰه عنها أَنَّ رَسُولَ اللّٰه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «الَّذِي يَشْرَبُ فِي آنِيَةِ الْفِضَّةِ إِنَّمَا يُجَرْجِرُ فِي بَطْنِهِ نَارَ جَهَنَّمَ» متفقٌ عليه. وفي روايةٍ لمُسْلمٍ: «إِنَّ الَّذِي يَأْكُلُ أَوْ يَشْرَبُ فِي آنيةِ الْفِضَّةِ وَالذَّهَبِ».

1795/1 ـ ئۇممۇسـەلەمە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھادىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام مۇنداق دېگەن: «كۈمۈش قاچىدا ئىچكەن كىشىنىڭ ئەمەلىيەتتە قورسىقىغا جەزمەن جەھەننەمنىڭ ئوتى لاۋۇلدايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئالتۇن ـ كۈمۈش قاچىدا ئىچكەن كىشى» يېگەن بولىدۇ، دېيىلگەن.

1796/2 ـ وعنْ حُذَيْفَةَ رضي اللّٰه عَنْهُ قالَ: إِنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَهَانَا عَنِ الحَرِيرِ، والدِّيباج، وَالشُّرْب فِي آنِيَةِ الذَّهَبِ وَالْفِضَّةِ، وقال: «هُنَّ لَهُمْ فِي الدُّنْيَا وَهِيَ لَكُمْ فِي الآخِرَةِ» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ في الصَّحِيحَيْنِ عَنْ حُذَيْفَةَ رضي اللّٰه عَنْهُ: سَمِعْتُ رَسُولَ اللّٰه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «لا تَلْبِسُوا الحَرِيرَ وَلا الدِّيبَاجَ، ولا تَشْرَبُوا فِي آنِيَةِ الذَّهَبِ والْفِضَّةِ وَلا تَأْكُلُوا فِي صِحَافِهَا».

**1796/2** ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى ئىنچىكە ـ كەڭ تالالىق يىپەك رەختلەردىن كىيىم كىيىشتىن، ئالتۇن ـ كۈمۈش قاچىلاردا ئىچىشتىن چەكلەپ: «ئۇلار دۇنيادا كاپىرلار ئۈچۈن، ئاخىرەتتە سىلەر ئۈچۈن» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئىنچىكە ۋە كەڭ تالالىق يىپەك رەختلەردىن كىيىم كىيمەڭلار، ئالتۇن ـ كۈمۈش قاچىلاردا ئىچمەڭلار ۋە ئالتۇن ـ كۈمۈش تاۋاقلاردا يېمەڭلار» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم ئىدىم، دېيىلگەن.

1797/3 ـ وعَنْ أنس بن سِيرِينَ قال: كُنْتُ مَعَ أَنَسِ بن مالك رضي اللَّه عنْهُ عِنْد نَفَرٍ مِنَ المجُوسِ، فَجيءَ بفَالُوذَجٍ عَلى إنَاءٍ مِنْ فِضَّةٍ، فَلَمْ يأكُلْهُ، فقِيلَ لَهُ حوِّلْهُ فحوَّلَه عَلى إنَاءٍ مِنْ خَلَنْجٍ، وجيءَ بِهِ فأَكَلَهُ. رواه البيهقي بإسْنَادٍ حَسنٍ.

«الخَلَنْجُ»: الجَفْنَة.

**1797/3** ـ ئەنەس ئىبنى سىرىندىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن ئەنەس ئىبنى مالىك بىلەن بىللە بىر مەجۇسىلەرنىڭكىدە[1] ئىدۇق، كۈمۈش قاچىدا ھالۋا كەلتۈرۈلۈپدى، ئەنەس ئۇنى يېمىدى، تاماق كەلتۈرگۈچىگە قاچىنى ئالماشتۇرۇۋەت دېيىلگەن ئىدى، ئۇنى ياغاچ تەخسىگە ئالماشتۇردى، ئاندىن ئەنەس ھالۋىنى يېدى. [بەيھەقىدىن]

365 ـ باب

ئەر كىشىنىڭ زەپەر رەڭدىكى كىيىم ـ كېچەكلەرنى كىيىشىنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1798/1 ـ عَنْ أنسٍ رضي اللَّه عَنْهُ قالَ: نَهَى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أنْ يَتَزَعْفَرَ الرَّجُلُ. متفقٌ عليه.

**1798/1** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەر كىشىنىڭ زەپەر[2] رەڭدىكى كىيىم ـ كېچەكلەرنى كىيىشنى چەكلىگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1799/2 ـ وعَنْ عبد اللَّه بنِ عَمْرو بن العاص رضي اللَّه عَنْهُمَا قالَ: رأى النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَلَيَّ ثَوبَيْنِ مُعَصْفَرين فَقَال: «أمُّكَ أمَرَتْكَ بهذا؟» قلتُ: أغْسِلُهُمَا؟ قال: «بلْ أحْرِقْهُما». وفي روايةٍ، فقال: «إنَّ هذا منْ ثِيَابِ الكُفَّارِ فَلا تَلْبسْهَا» رواه مسلم.

**1799/2** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاستىن رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنىڭ ئۈستۈمدىكى سېرىق رەڭلىك ئىككى كىيىمنى كۆرۈپ: «بۇنى كىيىشكە ئاناڭ بۇيرىدىمۇ؟» دېدى. مەن: بوياپ يۇيۇۋېتەيمۇ دېسەم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بەلكى كۆيدۈرۈۋەت» دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «بۇ كاپىرلارنىڭ كىيىمىدۇر. ئۇنى كىيمىگىن» دېدى. [مۇسلىمدىن]

366 ـ باب

---

[1] ئوتپەرەس.
[2] تىبابەتتە ئىشلىتىدىغان دورا ئۆسۈملىكى.

بىر كۈن كەچكىچە گەپ قىلماي تورۇۋېلىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

1800/1 ـ عَنْ عليٍّ رضي اللّه عَنْهُ قالَ: حَفِظْتُ عَنْ رَسُولِ اللّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا يُتْمَ بَعْدَ احْتِلامٍ، وَلا صُمَاتَ يَوْمٍ إلى اللَّيْلِ» رواه أبو داود بإسناد حسن. قالَ الخَطَّابي في تفسيرِ هذا الحديثِ: كَانَ مِنْ نُسُكِ الجاهِلِيَّة الصّمَاتُ، فَنُهُوا في الإسْلامِ عَنْ ذلكَ، وأُمِرُوا بِالذِّكْرِ وَالحَدِيثِ بالخَيْرِ.

**1800/1** ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ سۆزىنى يادا ئېلىۋالغان ئىدىم «بالاغەتكە يەتكەندىن كېيىن يېتىملىق بولمايدۇ. بىر كۈن كەچكىچە گەپ قىلماي ئولتۇرۇۋېلىش يوق». [ئەبۇداۋۇدتىن]

خەتتابىي بۇ ھەدىسنىڭ ئىزاھاتىدا مۇنداق دېگەن: گەپ قىلماسلىق جاھىلىيەت دەۋرىدە ئىبادەتتىن ئىدى. ئىسلامىيەت بۇنىڭدىن چەكلەپ زىكىر قىلىش ۋە ياخشى گەپلەرنى قىلىشقا بۇيرۇيدى.

1801/2 ـ وعَنْ قيس بن أبي حازِمٍ قالَ: «دَخَلَ أبُو بكرٍ الصِّدِّيقُ رضي اللّه عَنْهُ على امْرَأَةٍ مِنَ أَحْمَسَ يُقَالُ لَهَا: زَيْنَبُ، فَرَآهَا لا تَتَكَلَّم. فقالَ: «مَالَهَا لا تَتَكَلَّمُ»؟ فقالُوا: حَجَّتْ مُصْمِتَةً، فقالَ لَهَا: «تَكَلَّمي فَإنَّ هذا لا يَحِلُّ، هذا منْ عَمَلِ الجَاهِلِيَة»، فَتَكَلَّمَت. رواه البخاري.

**1801/2** ـ قەيس ئىبنى ئەبۇھازىمدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەبۇبەكرى ئەھمەس قەبىلىسىدىن زەينەب ئىسىملىك بىر ئايالنىڭ يېنىغا كىرىپ ئۇنىڭ گەپ قىلمايۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ: بۇ ئايال نېمىشقا گەپ قىلمايدۇ؟ دېدى. ئۇلار: بۇ ئايال گەپ ـ سۆز قىلماي ھەج قىلماقچى بولدى، دېدى. ئەبۇبەكرى ئۇ ئايالغا: گەپ قىلغىن، گەپ قىلماسلىق ھالال ئەمەس، بۇ جاھىلىيەتنىڭ ئىشلىرىدىن دېۋىدى، ئۇ ئايال گەپ قىلدى. [بۇخارىدىن]

## 367 ـ باب

ئىنساننىڭ ئۆز ئاتىسىدىن باشقا كىشىنى ئاتام دەپ دەۋا قىلىشىنىڭ ۋە ئۆزىنى ئازاد قىلغان كىشىدىن باشقا كىشىنى مېنىڭ ئازاد قىلغۇچىم دېيىشىنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1802/1 ـ عَنْ سَعْدِ بن أبي وقَّاصٍ رضي اللّه عَنْهُ أنَّ النبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: مَن ادَّعَى إلى غَيْرِ أَبِيهِ وَهُوَ يَعْلَمُ أَنَّهُ غَيْرُ أَبِيهِ فَالجَنَّةُ عَلَيهِ حَرامٌ». متفقٌ عليهِ.

**1802/1** ـ سەئد ئىبنى ئەبۇۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىر كىشىنىڭ ئۆز ئاتىسىدىن ئەمەس ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ ئۇنى ئاتام دەپ دەۋا قىلسا جەننەت ئۇنىڭغا ھارام بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1803/2 ـ وعن أبي هُرَيْرَة رضي اللّه عنْهُ عَن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «لا تَرْغَبُوا عَنْ آبَائِكُمْ، فَمَنْ رَغِبَ عَنْ أَبِيهِ فَهُوَ كُفْرٌ» متفقٌ عليه.

**1803/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاتاڭلاردىن يۈز ئۆرۈمەڭلار، كىمكى ئاتىسىدىن يۈز ئۆرۈسە بۇ كۇپۇرلۇقتۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1804/3 ـ وَعَنْ يزيدَ شريك بن طارقٍ قالَ: رَأَيْتُ عَلِيًّا رضي اللَّه عَنْهُ عَلى المِنْبَرِ يَخْطُبُ، فَسَمِعْتُهُ يَقُولُ: لا واللَّهِ مَا عِنْدَنَا مِنْ كتاب نَقْرؤهُ إلاَّ كتاب اللَّه، وَمَا في هذِهِ الصَّحِيفَةِ، فَنَشَرَهَا فَإذا فِيهَا أَسْنَانُ الإبلِ، وَأَشْيَاءُ مِنَ الجِرَاحاتِ، وَفيهَا: قَالَ رَسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: المدِينَةُ حَرَمٌ مَا بَيْنَ عَيْرٍ إلى ثَوْرٍ، فَمَنْ أَحْدَثَ فيهَا حَدَثاً، أَوْ آوَى مُحْدِثاً، فَعَلَيْهِ لَعْنَةُ اللَّهِ والمَلائِكَة وَالنَّاسِ أَجْمَعِينَ، لا يَقْبَلُ اللَّه مِنْهُ يَوْمَ الْقِيَامَة صَرْفاً وَلا عَدْلاً، ذِمَّةُ المُسْلِمِينَ وَاحِدَةٌ، يَسْعَى بِهَا أَدْنَاهُمْ، فَمَنْ أَخْفَرَ مُسْلِماً، فَعلَيْهِ لَعْنَةُ اللَّه والمَلائِكَةِ وَالنَّاسِ أَجْمَعِينَ، لا يَقْبَلُ اللَّه مِنْهُ يَوْمِ الْقِيامَةِ صَرفاً ولا عدْلاً. وَمَنِ ادَّعَى إلى غَيْرِ أَبيهِ، أَو انتَمَى إلى غَيْرِ مَوَاليهِ، فَعلَيْهِ لَعْنَةُ اللَّه وَالملائِكَةِ وَالنَّاسِ أَجْمَعِينَ، لا يقْبَلُ اللَّه مِنْهُ يَوْمَ الْقِيَامةِ صَرْفاً وَلا عَدْلاً». متفقٌ عليه.

**1804/3** ـ يەزىد ئىبنى شەرىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن ئەلىنىڭ مۇنبەر ئۈستىدە تۇرۇپ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: بىلىپ قويۇڭلاركى، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، قولىمىزدا بىز ئوقۇۋاتقان الله نىڭ كىتابىدىن باشقا ۋە مۇشۇ سەھىپىلەردىن باشقا يېزىلغان نەرسە يوق، دەپ سەھىپىلەرنى ئاچتى، ئۇنىڭدا قىساستا تۆلەم كېلىدىغان تۆگىلەرنىڭ يېشى ۋە جاراھەتلەرنىڭ ھۆكۈملىرىگە ئالاقىدار مەسىلىلەر بار ئىدى ھەم ئۇنىڭدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ سۆزلىرى بار ئىدى: «مەدىنىنىڭ ئەيردىن سەۋر گىچە بولغان ئارىلىقى ھۆرمەتلىكتۇر. كىمكى بۇ مەدىنىدە بىدئەت پەيدا قىلسا ياكى بىدئەتچىگە ئورۇن بەرسە، ئۇنىڭغا الله نىڭ، پەرىشتىلەرنىڭ ۋە بارلىق كىشىلەرنىڭ لەنىتى بولسۇن! الله قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ تەۋبىسىنى ۋە بەرگەن تۆلىمىنى قوبۇل قىلمايدۇ. بارلىق مۇسۇلمانلارنىڭ ئەھدىسى بىر بولۇپ بۇ ئەھدىگە تۆۋەن قاتلامدىكى كىشىلەرمۇ ئارىلىشالايدۇ (يەنى بارلىق مۇسۇلمانلار بىرەر كاپىرغا پاناھلىق بېرىشتە باراۋەر ھوقۇقلۇق بولۇپ بۇ ئەھدىنى كۆپ ساندىكى ياكى ئاز ساندىكى ياكى يۇقىرى تەبىقىدىكى ياكى تۆۋەن تەبىقىدىكىلەر بولسۇن! قانداق بىر مۇسۇلماندىن سادىر بولسا ھەممە بۇنى ئېتىراپ قىلىدۇ). قانداق بىر كىشى بىر مۇسۇلماننىڭ ئەھدىسىنى بۇزسا، ئۇنىڭغا الله نىڭ پەرىشتىلەرنىڭ ۋە بارلىق كىشىلەرنىڭ لەنىتى بولسۇن! الله قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ تەۋبىسىنى ۋە بەرگەن تۆلىمىنى قوبۇل قىلمايدۇ. كىمكى ئۆز ئاتىسىدىن باشقا بىر كىشىنى ئاتام ۋە ئۆزىنى ئازاد قىلغان كىشىدىن باشقىسىنى ئازاد قىلغۇچۇم دەپ دەۋا قىلسا، ئۇنىڭغا الله نىڭ، پەرىشتىلەرنىڭ ۋە بارلىق كىشىلەرنىڭ لەنىتى بولسۇن! الله قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ تەۋبىسىنى ۋە بەرگەن تۆلىمىنى قوبۇل قىلمايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1805/4 ـ وَعَنْ أَبي ذَرٍّ رضي اللَّه عَنْهُ أَنَّهُ سَمِعَ رسولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «لَيْسَ منْ رَجُلٍ ادَّعَى لِغَيْر أَبيهِ وَهُوَ يَعْلَمُهُ إلاَّ كَفَرَ، وَمَنِ ادَّعَى مَا لَيْسَ لهُ، فَلَيْسَ مِنَّا، وَلْيَتَبَوَّأْ مَقْعَدَهُ مِنً النَّار، وَمَنْ دَعَا رَجُلاً بِالْكُفْرِ، أَوْ قالَ: عدُوَّ اللَّه، وَلَيْسَ كَذلكَ إلاَّ حَارَ عَلَيْهِ» متفقٌ عليهِ، وَهَذَا لفْظُ روايةِ مُسْلِمٍ.

**1805/4** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كىمكى بىلىپ تۇرۇپ ئۆز ئاتىسىدىن باشقا بىر كىشىنى ئاتام دەپ دەۋا قىلسا كاپىر بولىدۇ. كىمكى ئۆزىنىڭ بولمىغان نەرسىنى مېنىڭ دەپ دەۋا قىلسا، ئۇ كىشى بىزدىن ئەمەس. ئۇ ئۆز جايىنى جەھەننەمدىن تەييارلىۋالسۇن. كىمكى بىراۋنى كاپىر، دەپ ياكى الله نىڭ

دۈشمىنى، دەپ چاقىرسا دېيىلگۈچى ئۇنداق بولمىسا ئۇ گەپ دېگۈچىنىڭ ئۆزىگە قايتىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 368 ـ باب

### ﷲ ۋە ﷲ نىڭ رەسۇلى چەكلىگەن ئىشنى قىلىشتىن ئاگاھلاندۇرۇش توغرىسىدا

ﷲ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَلْيَحْذَرِ الَّذِينَ يُخَالِفُونَ عَنْ أَمْرِهِ أَنْ تُصِيبَهُمْ فِتْنَةٌ أَوْ يُصِيبَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ﴾ ﴿پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىلار (دۇنيادا) چوڭ بىر) پىتنىگە يولۇقۇشتىن، يا (ئاخىرەتتە) قاتتىق بىر ئازابقا دۇچار بولۇشتىن قورقسۇن﴾[1] ﴿وَيُحَذِّرُكُمُ اللَّهُ نَفْسَهُ﴾ ﴿ﷲ سىلەرنى ئۆزىنىڭ ئازابىدىن قورقۇتىدۇ،ئاخىر﴾[2] ﴿إِنَّ بَطْشَ رَبِّكَ لَشَدِيدٌ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ جازاسى شەك ـ شۈبھىسىز قاتتىقتۇر﴾[3] ﴿وَكَذَلِكَ أَخْذُ رَبِّكَ إِذَا أَخَذَ الْقُرَى وَهِيَ ظَالِمَةٌ إِنَّ أَخْذَهُ أَلِيمٌ شَدِيدٌ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭ زالىم يۇرتلار (ئاھالىسى) نى ھالاك قىلسا، ئەنە شۇنداق ھالاك قىلىدۇ، ﷲ نىڭ ئازابى ھەقىقەتەن تولىمۇ قاتتىقتۇر﴾[4].

1806/1 ـ وَعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عَنْهُ أَنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِنَّ اللَّه تَعَالى يَغَارُ، وَغيْرَةُ اللَّهِ أَنْ يَأْتيَ المَرْءُ مَا حَرَّمَ اللَّه عَليهِ» متفقٌ عليه.

**1806/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ﷲ تائالامۇ كۈندەشلىك قىلىدۇ، ﷲ نىڭ كۈندەشلىكى ﷲ ھارام قىلغان ئىشلارنى قىلغان كىشىگە بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

## 369 ـ باب

### چەكلەنگەن ئىشنى قىلىپ سالغان ئادەمنىڭ قانداق قىلىشى ۋە نېمە دېيىشى توغرىسىدا

1807/1 ـ وعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عَنْهُ عَن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «مَنْ حَلَف فَقَالَ في حلفِهِ: بِاللاَّتِ والْعُزَّى، فَلْيَقُلْ: لا إِلَهَ إلاَّ اللَّه ومَنْ قَالَ لِصَاحِبِهِ، تَعَالَ أُقَامِرْكَ فَلْيَتَصَدَّقْ». متفقٌ عليه.

**1807/1** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى لات ۋە ئۇززا دېگەن بۇتلارنىڭ نامى بىلەن قەسەم ئىچسە[5]، "لائىلاھە ئىللەللاھۇ" دېسۇن، كىمكى بۇرادىرىگە كەل قىمار ئوينايلى دېگەن بولسا سەدىقە بېرىۋەتسۇن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

---

[1] سۈرە نۇر 63 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئال ئىمران 28 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە بۇرۇج 12 ـ ئايەت.
[4] سۈرە ھۇد 102 ـ ئايەت.
[5] ﷲ دىن باشقا ھەر قانداق بىر نەرسىنىڭ نامى بىلەن قەسەم ئىچىشمۇ ئوخشاش.

370 ـ باب

هەدىسلەردىن تاللانمىلار

1808/1 ـ عَن النَّواس بنِ سَمْعانَ رضي اللَّه عَنْهُ قالَ: ذَكَرَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم الدَّجَّالَ ذَاتَ غدَاةٍ، فَخَفَّض فِيهِ، ورَفَع حَتَّى ظَنَنّاه في طَائِفَةِ النَّخْلِ، فَلَمَّا رُحْنَا إلَيْهِ، عَرفَ ذلكَ فِينَا فقالَ: «ما شأنكم؟» قُلْنَا: يَارَسُولَ اللَّهِ ذَكَرْتَ الدَّجَّال الْغَدَاةَ، فَخَفَّضْتَ فِيهِ وَرَفَعْتَ، حَتَّى ظَنَنَّاه في طَائِفةِ النَّخْلِ فقالَ: «غيْرُ الدَّجَالِ أخْوفُني عَلَيْكُمْ، إنْ يخْرجْ وأناَ فِيكُمْ، فَأَنَا حَجِيجُه دونَكُمْ، وَإنْ يَخْرجْ وَلَسْتُ فِيكُمْ، فكلُّ امرِيءٍ حَجيجُ نَفْسِهِ، واللَّه خَلِيفَتِي عَلى كُلِّ مُسْلِمٍ. إنَّه شَابٌّ قَطَطٌ عَيْنُهُ طَافِيَةٌ، كأَنِّي أشَبِّهُه بِعَبْدِ الْعُزَّى بن قَطَنٍ، فَمَنْ أَدْرَكَه مِنْكُمْ، فَلْيَقْرَأْ عَلَيْهِ فَوَاتِحَ سُورةِ الْكَهْفِ، إنَّه خَارِجٌ خَلَّةً بَيْنَ الشَّامِ وَالْعِرَاقِ، فَعَاثَ يميناً وَعاثَ شمالاً، يَا عبَادَ اللَّه فَاثْبُتُوا». قُلْنَا يا رسول اللَّه ومَالُبْثُه فِي الأرْضِ؟ قالَ: «أرْبَعُون يَوْماً: يَوْمٌ كَسَنَةٍ، وَيَوْمٌ كَشَهْرٍ، وَيوْمٌ كجُمُعَةٍ، وَسَائِرُ أيَّامِهِ كأيَّامِكُم». قُلْنَا: يا رَسُول اللَّه، فذلكَ الْيَوْمُ الَّذِي كَسَنَةٍ أتكفِينَا فِيهِ صلاةُ يَوْمٍ؟ قال: «لا، اقْدُرُوا لَهُ قَدْرَهُ». قُلْنَا: يَارَسُولَ اللَّهِ وَمَا إسْراعُهُ في الأرْضِ؟ قالَ: «كَالْغَيْث استَدبَرَتْه الرِّيحُ، فَيَأْتي على الْقَوْم، فَيَدْعُوهم، فيؤْمنُونَ بِهِ، ويَسْتجيبون لَهُ فَيَأْمُرُ السَّماءَ فَتُمْطِرُ، والأَرْضَ فَتُنْبِتُ، فَتَرُوحُ عَلَيْهِمْ سارِحتُهُم أطْوَلَ مَا كَانَتْ ذُرى، وَأَسْبَغَه ضُرُوعاً، وأمَدَّهُ خَواصِرَ، ثُمَّ يَأْتي الْقَوْمَ فَيَدْعُوهم، فَيَرُدُّون عَلَيهِ قَوْلَهُ، فَيَنْصَرف عَنْهُمْ، فَيُصْبِحُون مُمْحِلِينَ لَيْسَ بِأَيْدِيهِم شَيءٌ منْ أمْوالِهِم، وَيَمُرُّ بِالخَرِبَةِ فَيقول لَهَا: أخْرجِي كُنُوزَكِ، فَتَتْبَعُه، كُنُوزُهَا كَيَعَاسِيب النَّحْلِ، ثُمَّ يدعُو رَجُلاً مُمْتَلِئاً شَباباً فيَضْرِبُهُ بالسَّيْفِ، فَيَقْطَعُهُ، جِزْلَتَيْن رَمْيَةَ الْغَرَضِ، ثُمَّ يَدْعُوهُ، فَيُقْبِلُ، وَيَتَهلَّلُ وجْهُهُ يَضْحَكُ. فَبَينَما هُو كَذلكَ إذْ بَعَثَ اللَّه تَعَالى المسِيحَ ابْنَ مَرْيم صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، فَيَنْزِلُ عِنْد المَنَارَةِ الْبَيْضاءِ شَرْقِيَّ دِمَشْقَ بَيْنَ مَهْرُودتَيْنِ، وَاضعاً كَفَّيْهِ عَلى أجْنِحَةِ مَلَكَيْنِ، إذا طَأْطَأَ رَأسَهُ، قطَرَ وإذا رَفَعَهُ تَحدَّر مِنْهُ جُمَانٌ كَاللُّؤْلُؤ، فَلا يَحِلُّ لِكَافِرٍ يَجِدُ رِيحَ نَفَسِه إلاَّ مات، ونَفَسُهُ يَنْتَهِي إلى حَيْثُ يَنْتَهِي طَرْفُهُ، فَيطْلُبُه حَتَّى يُدْرِكَهُ بِبَاب لُدٍّ فَيَقْتُلُه. ثُمَّ يأتي عِيسَى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَوْماً قَدْ عَصَمَهُمُ اللَّه مِنْهُ، فَيَمْسَحُ عنْ وُجوهِهِمْ، ويحَدِّثُهُم بِدرَجاتِهم في الجنَّةِ. فَبَيْنَما هُوَ كَذلِكَ إذْ أَوْحَى اللَّه تَعَالى إلى عِيسى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنِّي قَدْ أخرَجتُ عِبَاداً لِي لا يدانِ لأَحَدٍ بِقِتَالهِمْ، فَحَرِّزْ عِبادِي إلى الطُّورِ، وَيَبْعَثُ اللَّه يَأْجُوجَ ومَأجوجَ وَهُمْ مِنْ كُلِّ حَدبٍ يَنْسلُون، فَيَمُرُّ أَوَائلُهُم عَلى بُحَيْرةِ طَبريَّةَ فَيَشْرَبُون مَا فيهَا، وَيمُرُّ آخِرُهُمْ فيقولُونَ: لَقَدْ كَانَ بِهَذِهِ مرَّةً ماءٌ. وَيُحْصَرُ نبي اللَّهِ عِيسَى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَأَصْحَابُهُ حَتَّى يكُونَ رَأْسُ الثَّوْرِ لأحدهِمْ خيْراً منْ مائَةِ دِينَارٍ لأَحَدكُمُ الْيَوْمَ، فَيرْغبُ نبي اللَّه عِيسَى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وأَصْحَابُه، رضي اللَّه عَنْهُمْ، إلى اللَّهِ تَعَالى، فَيُرسِلُ اللَّه تَعَالى عَلَيْهِمْ النَّغَفَ في رِقَابِهِم، فَيُصبحُون فَرْسَى كَموْتِ نَفْسٍ وَاحِدَةٍ، ثُمَّ يهبِطُ نبي اللَّه عيسى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَأَصحابهُ رضي اللَّه عَنْهُمْ، إلى الأَرْضِ، فَلاَ يَجِدُون في الأَرْضِ مَوْضِعَ شِبْرٍ إلاَّ مَلأَهُ زَهَمُهُمْ وَنَتْنُهُمْ، فَيَرْغَبُ نبي اللَّه عِيسَى، صَلّى اللهُ عَلَيْهِ

وسَلَّم، وَأَصْحابُهُ، رضي اللَّه عَنْهُمْ إلى اللَّه تَعَالَى، فيرسل الله تعالى طيْراً كَأَعْنَاقِ الْبُخْتِ، فَتحمِلُهُمْ، فَتَطرَحُهم حَيْثُ شَآءَ اللَّه، ثُمَّ يُرْسِلُ اللَّه عَزَّ وجَلَّ مطَراً لا يَكِنُّ مِنْهُ بَيْتُ مَدَرٍ ولا وَبَرٍ، فَيَغْسِلُ الأَرْضَ حَتَّى يَتْرُكَهَا كالزَّلَقَةِ. ثُمَّ يُقَالُ لِلأَرْضِ: أَنْبِتي ثَمرَتَكِ، ورُدِّي برَكَتَكِ، فَيَوْمئِذٍ تأْكُلُ الْعِصَابَة مِن الرُّمَّانَةِ، وَيستْظِلون بِقِحْفِهَا، وَيُبارَكُ في الرِّسْلِ حَتَّى إنَّ اللّقْحَةَ مِنَ الإبِلِ لَتَكفِي الفِئَامَ مِنَ النَّاس، وَاللّقْحَةَ مِنَ الْبَقَرِ لَتَكْفي الْقَبِيلَةَ مِنَ النَّاس، وَاللّقْحَةَ مِنَ الْغَنمِ لَتَكْفِي الفَخِذَ مِنَ النَّاس. فَبَيْنَمَا هُمْ كَذَلِكَ إذْ بَعَثَ اللَّه تَعالَى رِيحاً طَيِّبَةً، فَتأْخُذُهم تَحْتَ آبَاطِهِمْ، فَتَقْبِضُ رُوحَ كُلِّ مُؤمِن وكُلِّ مُسْلِمٍ، وَيبْقَى شِرَارُ النَّاسِ يَتهَارجُون فِيهَا تَهَارُجَ الْحُمُرِ فَعَلَيْهِم تَقُومُ السَّاعَةُ» رواهُ مسلم.

**1808/1** - نوۋاس ئىبنى سەمئان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئەتىگىنى دەججالنىڭ گېپىنى قىلىپ ئۇنى بىر ھاقارەتلەپ ۋە بىر گەۋدىلەندۇرۇپ ئۇنىڭ سۈپىتىنى بايان قىلىپ بەردى. بىز ھەتتا دەججالنى خورمىزارلىقتىمىكىن، دەپ گۇمان قىلىپ قالدۇق ۋە ئۇ يەرگە باردۇق. بىزنىڭ ئۇ يەرگە بارغانلىقىمىزنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلىپ قېلىپ: «نېمە قىلىۋاتىسىلەر؟» دەپ سورىدى. بىز: ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى! بىر ئەتىگىنى سەن بىزگە دەججالنىڭ گېپىنى قىلىپ ئۇنى بىر ھاقارەتلەپ بىر گەۋدىلەندۇرۇپ ئۇنىڭ سۈپىتىنى بايان قىلىپ بەرگەنتىڭ، بىز ئۇنى خورمىزارلىقتىمىكىن دەپ گۇمان قىلدۇق، دەپ جاۋاب بەردۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىلەرگە دەججالنىڭ پىتنىسىدىن باشقا پىتنىنىڭ يېتىپ قېلىشىدىن بەك قورقىمەن. ئەگەر دەججال چىققاندا مەن سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردا بولسام ئۇنىڭغا ئۆزەم تېتىيمەن، ئەگەر ئىچىڭلاردا بولمىسام ھەممە كىشى ئۆزى ئۆزىنى قوغدىسۇن. اللہ تائالا مېنىڭ ئورنۇمدا ھەممە مۇسۇلمانلارنى دەججالنىڭ پىتنىسىدىن ساقلايدۇ. دەججال قۇيۇق بۇدۇر چاچلىق، كۆزى تېشىغا پولتىيىپ چىقىپ قالغان بىر ياشتۇر، ئۇنى خۇددى قەتەننىڭ ئوغلى ئابدۇل ئۇززاغا ئوخشامدىكى دەيمەن، سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن كىم ئۇنى كۆرسە سۈرە كەھفىنىڭ بېشىدىكى ئايەتلەرنى ئوقۇسۇن. ئۇ شام بىلەن ئىراقنىڭ ئارىلىقىدىكى بىر يولدىن چىقىدۇ ۋە ئوڭ - سول تەرەپ بولۇپ ھەممە يەردە پاساتچىلىق تېرىيدۇ. ئى اللہ نىڭ بەندىلىرى! ئىمانىڭلاردا مەھكەم تۇرۇڭلار» دېدى . بىز: ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ زېمىندا قانچە ئۇزۇن تۇرىدۇ؟ دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «40 كۈن تۇرىدۇ، ئۇ 40 كۈننىڭ بىر كۈنى بىر يىلدەك، بىر كۈنى بىر ئايدەك يەنە بىر كۈنى بىر ھەپتىدەك، قالغان كۈنلىرى سىلەرنىڭ مۇشۇ كۈنلۈكۈڭلاردەك بولىدۇ»، دېدى. بىز: ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى! ھېلىقى بىر يىلدەك بولىدىغان ئۇزۇن كۈندە بىر كۈنلۈكنىڭ نامىزىنى ئوقۇساق بولامدۇ؟ دەپ سورىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق، سىلەر ئۇ كۈننى ئۆلچەپ ھەربىر كۈندە (24 سائەتتە) بىر كۈننىڭ نامىزىنى ئوقۇڭلار» دېدى. بىز: ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇنىڭ مېڭىش سۈرئىتى قانداق بولىدۇ؟ دەپ سورىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنىڭ سۈرئىتى شامال ئىتتەرگەن كەلكۈندەك بولىدۇ. ئۇ بىر كىشىلەرنىڭ قېشىغا كېلىدۇكى، ئۇلارنى ئۆزىگە ئىشىنىشكە چاقىرىدۇ. ئۇلار ئۇنىڭغا ئىشىنىپ ئۇنىڭغا بويسۇنىدۇ. ئاندىن ئۇ ئاسماننى يامغۇر ياغدۇرۇشقا بۇيرۇيدۇ، ئاسماندىن يامغۇر ياغىدۇ. زېمىننى بۇيرۇيدۇ، زېمىندىن ئۆسۈملۈكلەر ئۈنىدۇ. ئۇ كىشىلەرنىڭ ئوتلىغىلى كەتكەن چارۋىلىرى كەچتە سېمىز، يىلىنلىرى سۈتكە تولغان، توقلۇقىدىن بىقىنلىرى چىقىپ كەتكەن ھالدا قايتىپ كېلىدۇ. ئاندىن ئۇ باشقا بىر كىشىلەرنىڭ قېشىغا كېلىپ

ئۇلارنى ئۆزىگە ئىشىنىشكە چاقىردۇكى، ئۇلار ئۇنىڭغا ئىشەنمەي سۆزىنى رەت قىلىدۇ. ئۇ ئۇلارنىڭ قېشىدىن قايتىپ كېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارغا قەھەتچىلىك كېلىپ قوللىرىدا ھېچ قانداق مال ـ مۈلكى قالمايدۇ. ئۇ بىر خارابىلىقتىن ئۆتۈپ ئۇنىڭغا: ئىچىڭدىكى بايلىقلارنى چىقارغىن، دەيدۇ. ئۇنىڭ ئىچىدىكى بايلىقلار ھەسەل ھەرىسى ئۇۋىسىدىن چىققاندەك ئارقىمۇ ئارقا چىقىشقا باشلايدۇ. ئاندىن ئۇ تازا ياشلىق قۇرامىغا يەتكەن بىر كىشىنى چاقىرىپ ئېلىپ كېلىپ ئۇنى قىلىچ بىلەن ئۇرۇپ ئىككى پارچە قىلىۋېتىپ، ئۇ كىشىنى قايتا چاقىرىدۇ. ئۇ تىرىلىپ خۇشال كۈلگەن قىياپەتتە ئۇنىڭ ئالدىغا كېلىدۇ. شۇ پەيتنىڭ ئۆزىدە الله تائالا مەريەمنىڭ ئوغلى ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئەۋەتىدۇ. ئىسا ئەلەيھىسسالام دەمەشقنىڭ شەرق تەرىپىدىكى ئاق مۇنارغا، بويالغان ئىككى كىيىم كىيگەن، ئىككى قولىنى پەرىشتىنىڭ قاناتلىرىغا قويغان ھالەتتە چۈشىدۇ. ئۇ بېشىنى پەس قىلسا بېشىدىن سۇ تامچىيدۇ. بېشىنى كۆتۈرسە سۈزۈكلىكى مەرۋايىتتەك سۇ تامچىلىرى چاچراپ چۈشىدۇ. ئۇنىڭ تىنىقىنى پۇراپ قالغان كاپىرلارنىڭ ھەممىسى ئۆلىدۇ. ئۇنىڭ تىنىقى كۆزى يەتكەن يەرگىچە بارىدۇ. ئاندىن ئىسا ئەلەيھىسسالام دەججالنى ئىزدەپ ئۇنى پەلەستىنگە يېقىن بىر شەھەردە تېپىپ ئۆلتۈرىدۇ. ئاندىن ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا الله تائالا دەججالنىڭ پىتنىسىدىن ساقلاپ قالغان بىر تۈركۈم كىشىلەر كېلىدۇ. ئىسا ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ يۈز كۆزلىرىنى سىلاپ ئۇلارغا ئۇلارنىڭ جەننەتتىكى دەرىجىلىرىنى بايان قىلىپ بېرىدۇ. شۇ چاغدا تۇساتتىن الله تائالا ئىسا ئەلەيھىسسالامغا: ھەقىقەتەن مەن ھېچ بىر كىشى سوقۇشۇشقا كۈچى يەتمەيدىغان بىر تۈركۈم بەندىلىرىمنى چىقاردىم. سەن، دەججالنىڭ پىتنىسىدىن مەن ساقلاپ قالغان بەندىلىرىمنى تۇر تېغىغا ئېلىپ چىقىپ كەتكىن، دەپ ۋەھيي قىلىدۇ. الله تائالا يەئجۇج مەئجۇجنى ئەۋەتىدۇ. ئۇلار زېمىننىڭ ھەر بىر تۆپىلىكلىرىدىن ئالدىراپ چىقىپ كېلىدۇ. ئۇلارنىڭ ئالدىدا كەلگەنلىرى تەبەرىيە كۆلىنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ ئۇنىڭ سۈلىرىنىڭ ھەممىسىنى ئىچىپ بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ئاخىرقىلىرى ئۆتكەندە: بۇ كۆلدە بىر چاغلاردا سۇ بار ئىدى دېيىشىدۇ. الله نىڭ پەيغەمبىرى ئىسا ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرى (تۇر تېغىدا) قورشاۋدا قالىدۇ. ھەتتا ئۇلارنىڭ بىرسى ئۈچۈن كالىنىڭ بىر تال بېشى سىلەرنىڭ بۈگۈنكى كۈنۈڭلاردىكى يۈز تىللادىن ئەلا بولۇپ قالىدۇ. ئىسا ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇلارنىڭ ھەمراھلىرى الله غا دۇئا قىلىدۇ. الله تائالا يەئجۇج مەئجۇجلەرنىڭ گەردىنىگە قۇرۇتلارنى ئەۋەتىش بىلەن ئۇلار بىر كىشى ئۆلگەندەك تەڭلا ئۆلىدۇ. ئاندىن ئىسا ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرى (تۇر تېغىدىن) زېمىنغا چۈشىدۇ. ئۇلار زېمىننىڭ بىر غېرىچ يېرىمۇ قالماي يەئجۇج مەئجۇجلارنىڭ سېسىق پۇراقلىق جەسەتلىرى بىلەن توشۇپ كەتكەنلىكىنى كۆرىدۇ. ئىسا ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرى الله تائالا غا دۇئا قىلىدۇ. الله تائالا تۆگىلەرنىڭ بويىنىغا ئوخشاش قۇشلارنى ئەۋەتىدۇ. ئۇ قۇشلار ئۇلارنىڭ جەسەتلىرىنى كۆتۈرۈپ الله خالىغان يەرلەرگە ئاپىرىپ تاشلايدۇ. الله تائالا يامغۇرنى ئەۋەتىدۇ، يامغۇر بىرەر ئۆي ۋە ياكى بىرەر چېدىرنىمۇ قويماي ھەممىسىنى تازىلاپ، زېمىننى يۇيۇپ ئەينەكتەك قىلىپ قويىدۇ. شۇنىڭدىن كېيىن زېمىنغا: مېۋىلىرىڭىزنى ئۆستۈرۈڭ، بۇرۇنقى بەرىكەتلىرىڭىزنى قايتۇرۇڭ دېيىلىدۇ. شۇ كۈنلەردە كىشىلەر ئانارنى يەپ ئۇنىڭ شۇپەكلىرى بىلەن سايىدايدۇ. سۈتلەرگە بەرىكەت بېرىلىپ ھەتتا بىر تۆگىنىڭ سۈتى نۇرغۇن كىشىلەرگە، بىر كالىنىڭ سۈتى بىر قەبىلە كىشىلىرىگە، بىر قوينىڭ سۈتى بىر جەمەت كىشىلىرىگە يېتىدۇ. ئۇلار شۇنداق ياشاۋاتقان چاغدا الله تائالا تۇيۇقسىزلا مەيىن بىر شامالنى ئەۋەتىدۇ. شامال ئۇلارنىڭ قولتۇقلىرىنىڭ ئاستىدىن ئۆتۈپ مۆمىن ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ بىرىنىمۇ قويماي ھەممىسىنىڭ جېنىنى ئالىدۇ. ئۇلاردىن كېيىن (يەر

يۈزىدە) ئېشەكلەردەك ئاشكارا جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزىدىغان ئەڭ ئەسكى ئادەملەر قالىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارغا قىيامەت بولىدۇ» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1809/2 ـ وَعَنْ رِبْعِيِّ بْنِ حِرَاشٍ قَال: انْطَلَقْتُ مَعَ أَبِي مسْعُودٍ الأَنْصارِيِّ إِلى حُذَيْفَةَ بْنِ الْيَمَانِ رضي اللَّه عنهم فَقَالَ لَهُ أَبُو مسعودٍ، حَدِّثْني مَا سمِعْت مِنْ رَسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، في الدَّجَّال قالَ: «إنَّ الدَّجَّالَ يَخْرُجُ وَإِنَّ مَعَهُ ماءً وَنَاراً، فَأَمَّا الَّذِي يَرَاهُ النَّاسُ ماءً فَنَارٌ تُحْرِقُ، وَأَمَّا الَّذِي يَرَاهُ النَّاسُ نَاراً، فَمَاءٌ بَارِدٌ عذْبٌ، فَمَنْ أَدْرَكَهُ مِنْكُمْ، فَلْيَقَعْ في الذي يَراهُ نَاراً، فَإِنَّهُ ماءٌ عَذْبٌ طَيِّبٌ» فَقَالَ أَبُو مَسْعُودٍ: وَأَنَا قَدْ سَمِعْتُهُ. متَّفقٌ عَلَيْهِ.

**1809/2** ـ رەبئىي ئىبنى ھىراش رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: مەن ئەبۇمەسئۇد ئەنسارى بىلەن ھۇزەيفەنىڭ يېنىغا باردىم. ئەبۇمەسئۇد ھۇزەيفىگە ماڭا دەججال توغرۇلۇق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئاڭلىغان ھەدىسىڭنى سۆزلەپ بەرگىن، دېۋىدى ئۇ: دەججال ئوت ۋە سۇ ئېلىپ چىقىدۇ. كىشىلەرنىڭ سۇ دەپ قارىغىنى كۆيدۈرىدىغان ئوتتۇر. ئوت دەپ قارىغىنى مۇزدەك تاتلىق سۇدۇر. كىم سىلەردىن شۇ چاغدا بولسا، ئوت دەپ قارىغانغا كىرسۇن. چۈنكى ئۇ تاتلىق، پاك سۇدۇر، دېدى. ئاندىن ئەبۇمەسئۇد: مەنمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇشۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1810/3 ـ وعَنْ عَبْدِ اللَّهِ بن عَمْرو بن العاص رضي اللَّه عَنْهُما قالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «يخْرُجُ الدَّجَّالُ في أُمَّتي فَيَمْكُثُ أَربعِينَ، لا أَدْرِي أَرْبَعِينَ يَوْماً، أَو أَرْبَعِينَ شَهْراً، أَوْ أَرْبَعِينَ عاماً، فَيبْعثُ اللَّه تَعالى عِيسَى ابْنَ مَرْيمَ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَيطْلُبُهُ فَيُهْلِكُه، ثُمَّ يَمْكُثُ النَّاسُ سبْعَ سِنِينَ لَيْسَ بَيْنَ اثْنَيْنِ عدَاوَةٌ. ثُمَّ يُرْسِلُ اللَّه، عزَّ وجَلَّ، ريحاً بارِدَةً مِنْ قِبلِ الشَّام، فَلا يبْقَى على وَجْهِ الأَرْضِ أَحَدٌ في قَلْبِهِ مِثْقَالُ ذَرَّةٍ مِنْ خَيْرٍ أَوْ إِيمَانٍ إِلاَّ قَبَضَتْهُ، حتَّى لَوْ أَنَّ أَحَدَكُمْ دخَلَ في كَبِدِ جَبلٍ، لَدَخَلَتْهُ عَلَيْهِ حَتَّى تَقْبِضَهُ. فَيَبْقَى شِرَارُ النَّاسِ في خِفَّةِ الطَّيْرِ، وأَحْلامِ السِّبَاعِ لا يَعْرِفُون مَعْرُوفاً، وَلا يُنْكِرُونَ مُنْكَراً، فَيَتَمَثَّلَ لَهُمُ الشَّيْطَانُ، فيقُولُ: أَلا تسْتَجِيبُون؟ فَيَقُولُونَ: فَما تأْمُرُنَا؟ فَيَأْمرُهُم بِعِبَادةِ الأَوْثَانِ، وهُمْ في ذلكَ دارٌّ رِزْقُهُمْ، حسنٌ عَيْشُهُمْ. ثُمَّ يُنْفَخُ في الصُّور، فَلا يَسْمَعُهُ أَحَدٌ إِلاَّ أَصْغى لِيتاً ورفع لِيتاً، وَأَوَّلُ من يسْمَعُهُ رَجُلٌ يلُوطُ حَوْضَ إِبِله، فَيُصْعقُ ويصعق النَّاسُ حوله، ثُمَّ يُرْسِلُ اللَّه أَوْ قالَ: يُنْزِلُ اللَّه مطَراً كأَنَّهُ الطَّلُّ أَو الظِّلُّ، فَتَنْبُتُ مِنْهُ أَجْسَادُ النَّاس ثُمَّ ينفخ فِيهِ أُخْرَى فإِذا هُمْ قِيامٌ يَنْظُرُون. ثمَّ يُقَالُ يا أَيها النَّاسُ هَلُمَّ إِلى رَبِّكُم، وَقِفُوهُمْ إِنَّهُمْ مَسْؤُولونَ، ثُمَّ يُقَالُ: أَخْرِجُوا بَعْثَ النَّارِ فَيُقَالُ: مِنْ كَمْ؟ فَيُقَالُ: مِنْ كُلِّ أَلْفٍ تِسْعَمِائَة وتِسْعَةَ وتِسْعِينَ، فذلكَ يَوم يجْعَلُ الْوِلْدانَ شِيباً، وذَلكَ يَوْمَ يُكْشَفُ عنْ ساقٍ» رواه مسلم.

**1810/3** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دەججال مېنىڭ ئۇممىتىم زامانىدا چىقىپ **40** تۇرىدۇ. **40** كۈنمۇ، **40** ئايمۇ، **40** يىلمۇ بىلمەيمەن. الله ھەزرىتى مەريەم ئوغلى ئەيسا ئەلەيھىسسالامنى ئەۋەتىدۇ. ئۇ دەججالنى ئىزدەپ تېپىپ ئۆلتۈرىدۇ. كىشىلەر يەتتە يىل ھەرقانداق ئىككى ئادەمنىڭ ئارىسىدا ئاداۋەت بولمىغان

هالدا ياشايدۇ. ئاندىن الله تەئالا شام تەرەپتىن سالقىن شامال ئەۋەتىدۇ. ئۇ شامال يەر يۈزىدە قەلبىدە زەررىچە ئىمان بولغان كىشىنى قالدۇرماي ئېلىپ كېتىدۇ. ھەتتا بىرەرسىڭلار تاغنىڭ ئىچىگە كىرىۋالساڭلارمۇ شامال شۇ يەرگە كىرىپ ئۇنىڭ جېنىنى ئېلىپ كېتىدۇ. يەر يۈزىدە يامان ئىشلارغا ببرىلىشتە قۇشتەك يەڭگىل، يىرتقۇچتەك ۋەھشىي كىشىلەر قالىدۇ. ئۇلار ياخشىنى بىلمەيدۇ. يامانىنى ئىنكار قىلمايدۇ. ئاندىن شەيتان ئۇلارنىڭ يېنىغا بىر ئادەمنىڭ سۈرىتىدە كېلىپ: چاقىرىقىمغا ئاۋاز قوشماسىلەر؟ دېسە. ئۇلار: بىزنى نېمىگە بۇيرۇيسەن؟ دەيدۇ. شەيتان ئۇلارنى بۇتقا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. شۇندىلا ئۇلارنىڭ رىزقى كېڭىيىپ تۇرمۇشى ياخشى بولۇپ كېتىدۇ. ئاندىن سۇر چېلىنىدۇ. ئۇنى پەقەت بىرشىنى قىيپاش قىلىپ بىر قۇلقىنى دىك تۇتۇپ قۇلاق سالغان ئادەملا ئاڭلايدۇ. ئۇنى تۇنجى بولۇپ تۆگىسىنىڭ ئۇقۇرىنى تۈزۈۋاتقان كىشى ئاڭلايدۇ. ئاندىن ئۇ جېنى چىقىپ يىقىلىدۇ، كېيىن كىشىلەر ئۇنىڭ ئەتراپىغا يىقىلىدۇ، ئاندىن الله خۇددى شەبنەمدەك يامغۇر ياغدۇرىدۇ. ئۇنىڭدىن كىشىلەرنىڭ جەسىدى ئۈنۈپ چىقىدۇ. شۇندىن كېيىن يەنە بىر قېتىم سۇر چېلىنىدۇ. شۇ چاغدا ئۇلار (تىرىلىپ) قوپۇپ قاراپ تۇرىشىدۇ. ئاندىن: ئى خالايىق! رەببىڭلار تەرەپكە كېلىڭلار، دەپ پەرىشتىلەرگە: ئۇلارنى تۇرغۇزۇڭلار، ئۇلار سوراققا تارتىلىدۇ، دېيىلىدۇ. ئاندىن پەرىشتىلەرگە: دوزاخقا ئەۋەتىلىدىغانلارنى چىقىرىڭلار، دېيىلسە، قانچىلىكتىن قانچىنى؟ دەيدۇ. ئۇلارغا: ھەر 1000دىن 999 نى دېيىلىدۇ. بۇ شۇنداق بىر كۈندۇركى كىچىك باللار (قورقۇنچىنىڭ يامانلىقىدىن) قېرىپ كېتىدىغان، بارلىق ھەقىقەت ئاشكارىلىنىدىغان كۈندۇر». [مۇسلىمدىن]

وَعَنْ أَنَسٍ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَال رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لَيْسَ مِنْ بَلَدٍ إلاَّ سَيَطَؤُهُ الدَّجَّالُ إلاَّ مَكَّةَ والَمدِينة، ولَيْسَ نَقْبٌ مِنْ أَنْقَابِهما إلاَّ عَلَيْهِ المَلائِكَةُ صَافِّينَ تَحْرُسُهُما، فَيَنْزِلُ بالسَّبَخَةِ، فَتَرْجُفُ المدِينةُ ثلاثَ رَجَفَاتٍ، يُخْرِجُ اللَّه مِنْهَا كُلَّ كَافِرٍ وَمُنَافِقٍ» رواه مسلم.

**1811/4** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دەججال مەككە ـ مەدىنىدىن باشقا ھەممە شەھەرگە بارىدۇ، بۇ ئىككى شەھەرنىڭ ھەر بىر يول ئېغىزلىرىدا سەپ تارتىپ تۇرغان قوغدىغۇچى پەرىشتىلەر بولىدۇ. دەججال مەدىنە سىرتىدىكى شورلۇق زېمىنغا چۈشكەندە مەدىنە قاتتىق ئۈچ نۆۋەت تەۋرەپ الله مەدىنىدىكى بارلىق كاپىر ـ مۇناپىقلارنى چىقىرىۋېتىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1812/5 ـ وعَنْهُ رضي اللَّه عنْهُ أَنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «يَتْبعُ الدَّجَّالَ مِنْ يهُودِ أَصْبهَانَ سَبْعُونَ أَلْفاً علَيْهِم الطَّيَالِسة» رواهُ مسلمٌ.

**1812/5** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دەججالغا ئىسفىھان يەھۇدىيلىرىدىن 70 مىڭ كىشى ئەگىشىدۇ، ئۇلار يېشىل تون كىيىۋالىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1813/6 ـ وعَنْ أمِّ شَرِيكٍ رضي اللَّه عَنْهَا أَنَّها سمِعتِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «لَيَنْفِرَن النَّاسُ مِنَ الدَّجَّالِ في الجِبَالِ» رَوَاهُ مُسْلِمٌ.

**1813/6** ـ ئۇمموشــەرىك رەزىيــەللا ھۇئــەنھادىن رىۋايــەت قىلىــنىدۇكى، ئــۇ پــەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كىشىلەر دەججالنىڭ پىتنىسىدىن قورقۇپ، تاغقا قاچىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1814/7 ـ وعَن عِمْرَانَ بنِ حُصَيْنٍ رضي اللَّه عنْهُما قالَ: سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «مَا بَيْنَ خَلْقِ آدَم إلى قِيامِ السَّاعةِ أَمْرٌ أَكْبرُ مِنَ الدَّجَّال» رواه مسلم.

**1814/7** ـ ئىمران ئىبنى ھۇسەين رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ئادەم ئەلەيھىسسالام يارىلىپ قىيامەتكىچە بولغان ئارىلىقتا دەججال پىتنىسىدىنمۇ چوڭ ئىش بولمايدۇ». [مۇسلىمدىن]

1815/8 ـ وعنْ أبي سَعِيدٍ الخُدْرِيِّ رضي اللَّه عَنْهُ عَنِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «يخْرُجُ الدَّجَّالُ فَيتَوَجَّه قِبَلَه رَجُلٌ منَ المُؤمِنين فَيَتَلَقَّاهُ المَسالح: مسالحُ الدَّجَّالِ، فَيقُولُونَ له: إلى أيْنَ تَعمِدُ؟ فيَقُول: أعْمِدُ إلى هذا الَّذي خَرَجَ، فيقولُون له: أو ما تُؤْمِن بِربِّنَا؟ فيقول: ما بِربِّنَا خَفَاء، فيقولُون: اقْتُلُوه، فيقُول بعْضهُمْ لبعضٍ: أَلَيْس قَدْ نَهاكُمْ رَبُّكُمْ أنْ تقتلوا أحداً دونَه، فيَنْطَلِقُونَ بِهِ إلى الدَّجَّالِ، فَإذا رآه المُؤْمِنُ قال: يَا أَيُّهَا النَّاسُ إنَّ هذا الدَّجَّالُ الَّذي ذَكَر رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فيأمُرُ الدَّجَّالُ بِهِ فَيُشبحُ، فَيَقولُ: خُذُوهُ وَشُجُّوهُ، فَيُوسَعُ ظَهْرُهُ وبَطْنُهُ ضَرْباً، فيقولُ: أوما تُؤمِنُ بي؟ فَيَقُولُ: أَنْتَ المَسِيحُ الْكَذَّابُ، فَيُؤمرُ بِهِ، فَيؤْشَرُ بالمِنْشَارِ مِنْ مَفْرِقِهِ حتَّى يُفْرقَ بَيْنَ رِجْلَيْهِ، ثُمَّ يَمْشِي الدَّجَّالُ بَيْنَ الْقِطْعتَيْنِ، ثُمَّ يقولُ لَهُ: قُمْ، فَيَسْتَوِي قَائماً. ثُمَّ يقولُ لَهُ: أَتُؤمِنُ بِي؟ فيقولُ: مَا ازْددتُ فِيكَ إلاَّ بصيرةً، ثُمَّ يَقُولُ: يَا أَيُّهَا النَّاسُ إنَّهُ لا يفْعَلُ بعْدِي بأَحَدٍ مِنَ النَّاسِ، فَيأْخُذُهُ الدَّجَّالُ لِيَذْبَحَهُ، فَيَجْعَلُ اللَّه مَا بيْنَ رقَبَتِهِ إلى تَرْقُوتِهِ نُحَاساً، فَلا يَسْتَطِيعُ إلَيْهِ سَبيلاً، فَيَأْخُذُ بيَدَيْهِ ورجْلَيْهِ فَيَقْذِفُ بِهِ، فَيحْسَبُ الناسُ أَنَّما قَذَفَهُ إلى النَّار، وإنَّما أُلْقِيَ في الجَنَّةِ» فقالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «هذا أعْظَمُ النَّاسِ شَهَادَةً عِنْد رَبِّ الْعالَمِينَ» رواه مسلم.

وروى البخاريُّ بَعْضَهُ بمَعْنَاهُ. «المَسَالح»: هُمْ الخُفَرَاءُ وَالطَّلائعُ.

**1815/8** ـ ئەبۇسەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دەججال چىققاندا مۆمىنلەردىن بىر كىشى ئۇنىڭغا قارشى ئاتلىنىدۇ. ئۇ مۆمىنگە دەججالنىڭ قول ـ چۇماقلىرى ئۇچرىشىپ: نەگە ماڭدىڭ؟ دەيدۇ. مۆمىن: ماۋۇ يېڭى چىققاننىڭ يېنىغا ـ دەيدۇ. ئۇلار: بىزنىڭ رەببىمىزگە ئىشەنمەمسەن؟ دەيدۇ. مۆمىن: رەببىمىز يوشۇرۇن ئەمەس، دەيدۇ. ئۇلار: ئۇنى ئۆلتۈرۈڭلار، دېسە، ئۇلارنىڭ بەزىلىرى: رەببىڭلار سىلەرنى ئۇ ئۆزى بولمىسا ھېچكىمنى ئۆلتۈرۈشۈڭلارنى چەكلىمىگەنمۇ؟ دەيدۇ. ئۇلار مۆمىننى دەججالنىڭ ئالدىغا ئېلىپ بارىدۇ. مۆمىن دەججالنى كۆرۈپ: ئى خالايىق! بۇ چوقۇم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۆزلەپ بەرگەن دەججال شۇ، دەيدۇ. دەججال بۇيرۇپ مۆمىننى ئىشقا بۇيرۇيدۇ ـ دە، دەججال: ئۇنى تۇتۇڭلار، ئۇنىڭ باش، كۆزلىرىنى يېرىڭلار، دەيدۇ. مۆمىننىڭ قورساق ـ دۈمبىلىرى تاياقتىن ئىششىپ كېتىدۇ. دەججال: ماڭا ئىمان ئېيتامسەن؟دەيدۇ. مۆمىن: سەن يالغانچى دەججال، دەيدۇ. بۇيرۇق بىلەن ئۇ چاتىرىقىدىن ھەرىدىلىپ ئىككى پارچە قىلىنىدۇ. ئاندىن دەججال ھەرىدىلەنگەن ئىككى پارچىنىڭ ئوتتۇرىسىدا مېڭىپ مۆمىنگە: تۇر، دەيدۇ. ئۇ بىجىرىم

هالەتتە تۇرىدۇ. دەججال: ماڭا ئىمان كەلتۈرەمسەن؟ دەيدۇ. مۆمىن: مېنىڭ ساڭا بولغان تونۇشۇم تېخىمۇ ئاشتى، ئى خالايىق! ئۇ ماڭا قىلغان ئىشنى مەندىن كېيىن ھېچكىمگە قىلالمايدۇ، دەيدۇ. دەججال ئۇنى بوغۇزلىماقچى بولغاندا الله دەججالنىڭ بويىندىن مەيدىسىگىچە تۇچتىن قاتۇرىۋېتىدۇ. ئۇ، مۆمىننى ئۆلتۈرەلمەيدۇ. ئۇنىڭ ئىككى قولى، ئىككى پۇتىدىن تۇتۇپ تاشلايدۇ. كىشىلەر دەججال ئۇ كىشىنى دوزاخقا تاشلىدى، دەپ گۇمان قىلىدۇ. ئەمەلىيەتتە ئۇ جەننەتكە تاشلانغاندۇر». پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئۇ الله نىڭ دەرگاھىدا كىشىلەر ئىچىدىكى شېھىتلىق دەرىجىسى ئەڭ يۇقىرى كىشىدۇر». [مۇسلىمدىن]

1816/9 ـ وعَنِ المُغِيرَةِ بنِ شُعْبَةَ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: ما سَأَلَ أَحَدٌ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَنِ الدَّجَّالِ أَكْثَرَ مِمَّا سأَلْتُهُ، وإنَّهُ قالَ لي: «ما يَضُرُّكَ؟» قلتُ: إنَّهُمْ يقُولُونَ: إنَّ معَهُ جَبَلَ خُبْزٍ وَنَهْرَ مَاءٍ، قالَ: «هُوَ أَهْوَنُ عَلى اللَّهِ مِنْ ذلِكَ» متفقٌ عليه.

**1816/9** ـ مۇغىيرە ئىبنى شۇئبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: ھېچقانداق بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن دەججال توغرىسىدا مەن سورىغاندەك كۆپرەك سوراپ باقمىدى. رەسۇلۇللاھ ماڭا: «ئۇ ساڭا زىيان قىلالمايدۇ» دېۋىدى. مەن: ئەھلى كىتاب ئۇنىڭ بىلەن تاغدەك نان ۋە دېڭىزدەك سۇ بار دېيىشىۋاتىدۇ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ الله دەرگاھىدا ئاشۇ نەرسىلەردىنمۇ تۆۋەن ۋە خاردۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1817/10 ـ وعَنْ أَنسٍ رضي اللَّه عنْهُ قالَ: قالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَا مِنْ نَبِيٍ إلاَّ وَقَدْ أَنْذَرَ أُمَّتَهُ الأعْوَرَ الْكَذَّاب، أَلا إنَّهُ أعْوَرُ، وإنَّ ربَّكُمْ عَزَّ وجلَّ لَيْسَ بأعْورَ، مكْتُوبٌ بَيْنَ عَيْنَيْهِ ك ف ر» متفق عليه.

**1817/10** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەر قانداق پەيغەمبەر ئۆز ئۈممىتىنى ئالغاي كاززابتىن ئاگاھلاندۇرغاندۇر. بىلىپ قويۇڭلاركى، دەججال ئالغاي، سىلەرنىڭ رەببىڭلار ئەززەۋەجەللە ئالغاي ئەمەس. ئۇنىڭ كۆزىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ك،ف،ر (كافىر) دەپ يېزىلغان» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1818/11 ـ وَعَنْ أَبي هُرَيْرَة رضي اللَّه عَنْهُ قالَ: قالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ألا أُحَدِّثُكُمْ حَديثاً عنِ الدَّجَّالِ مَا حَدَّثَ بِهِ نَبِيٌّ قَوْمَهُ، إنَّهُ أعْوَرُ وَإنَّهُ يجئُ مَعَهُ بمِثَالِ الجَنَّةِ والنَّار، فالتي يَقُولُ إنَّهَا الجَنَّةُ هِيَ النَّارُ. متفقٌ عليه.

**1818/11** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن سىلەرگە دەججال توغرۇلۇق ھېچقانداق پەيغەمبەر ئۆز قەۋمىگە سۆزلەپ بەرمىگەن بىر سۆزنى سۆزلەپ بەرمەيمۇ، ھەقىقەتەن دەججال ئالغاي، ئۇ جەننەت ۋە دوزاخنىڭ كۆرۈنۈشىنى ئېلىپ كېلىدۇ، ئۇنىڭ جەننەت دېگىنى دوزاختۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1819/12 ـ وعَنْ ابنِ عُمَرَ رضي اللَّهُ عَنْهُما أنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ذَكَرَ الدَّجَّالَ بَيْنَ ظَهْرَانَي النَّاس فَقَالَ: «إنَّ اللَّه لَيْسَ بأَعْوَرَ، ألا إنَّ المَسِيحَ الدَّجَّالَ أعْوَرُ الْعيْنِ الْيُمْنَى، كَأَنَّ عَيْنَهُ عِنَبةٌ طَافِيَةٌ» متفقٌ عليه.

**1819/12** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرنىڭ ئالدىدا دەججالنى تىلغا ئېلىپ مۇنداق دېدى: «الله ئالغاي ئەمەس، ئاگاھ بولۇڭلار دەججالنىڭ ئوڭ كۆزى ئالغاي، ئۇنىڭ كۆزى پولتۇيۇپ چىقىپ قالغان ئۈزۈمگە ئوخشايدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1820/13 ـ وعَنْ أَبي هُريْرَةَ رضي اللَّه عنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «لا تَقُومُ السَاعَةُ حَتَّى يُقَاتِلَ الْمُسْلِمُونَ الْيَهُودَ حتَّى يَخْتَبِيَ الْيَهُوديُّ مِنْ وَراءِ الحَجَرِ والشَّجَرِ، فَيَقُولُ الحَجَرُ والشَّجَرُ: يَا مُسْلِمُ هذا يَهُودِيٌّ خَلْفي تَعَالَ فَاقْتُلْهُ، إلاَّ الْغَرْقَدَ فَإنَّهُ منْ شَجَرِ الْيَهُودِ» متفقٌ عليه.

**1820/13** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلمانلار يەھۇدىيلار بىلەن ئۇرۇشۇپ يەھۇدىي تاش ۋە دەرەخنىڭ كەينىگە ئۆتىۋالسا، تاش ۋە دەرەخ ئى مۇسۇلمان! يەھۇدىي مېنىڭ كەينىمدە ئۇنى ئۆلتۈرگىن دېمىگىچە قىيامەت بولمايدۇ. لېكىن غەرقەد دەپ ئاتىلىدىغان تىكەنلىك دەرەخ بولۇپ ئۇ كەينىگە ئۆتىۋالغانلارنى دەپ قويمايدۇ. چۈنكى ئۇ يەھۇدىيلارنىڭ دەرىخىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1821/14 ـ وعَنْهُ رضي اللَّه عَنْهُ قالَ: قال رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «والذي نَفْسي بِيَدِهِ لا تَذْهَبُ الدُّنْيَا حَتَّى يَمُرَّ الرَّجُلُ بالْقَبْرِ، فيتمَرَّغُ عَلَيْهِ، ويقولُ: يَالَيْتَني مَكَانَ صَاحِبِ هذا الْقَبْرِ، ولَيْس بِهِ الدَّين وما به إلاَّ الْبَلاَءُ». متفقٌ عليه.

**1821/14** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «جېنىم ئىلكىدە بولغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بىر ئادەم قەبرىستانلىققا بېرىپ، قەبرىگە ئۆزىنى ئېتىپ، ئى ئىسىت بۇ قەبرە ئىگىسىنىڭ ئورنىدا مەن بولۇپ قالسامچۇ دەپ زارلانمىغۇچە دۇنيا ئاخىرلاشمايدۇ ئۇ كىشىنىڭ ئۇنداق قىلىشى دىنىي سەۋەبتىن ئەمەس، بەلكى دۇنيانىڭ دەرت ـ ئەلەمنىڭ سەۋەبىدىندۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1822/15 ـ وعَنْهُ رضي اللَّه عَنْهُ قالَ: قالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَقُومُ السَّاعَةُ حَتَّى يَحْسِرَ الْفُرَاتُ عَنْ جبَلٍ منْ ذَهَبٍ يُقْتَتَلُ علَيْهِ، فيُقْتَلُ مِنْ كُلِّ مِائةٍ تِسْعَةٌ وتِسْعُونَ، فَيَقُولُ كُلُّ رَجُلٍ مِنْهُمْ: لَعَلِّي أنْ أَكُونَ أنَا أَنْجُو». وفي روايةٍ» يوُشِكُ أنْ يَحْسِرَ الْفُرَاتُ عَن كَنْزٍ مِنْ ذَهَبٍ، فَمَنْ حَضَرَهُ فَلا يأْخُذْ مِنْهُ شَيْئاً» متفقٌ عليه.

**1822/15** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «فۇرات دەرياسىدىن ئالتۇن تاغ ئېچىلىپ، ئالتۇننى باشقىلار ئېلىپ كەتمىسۇن، دېگەن يامان غەرەز بىلەن ئۇرۇش باشلىنىپ، ھەر يۈز ئادەمدىن 99 ئادەم ئۆلتۈرۈلمىگىچە قىيامەت بولمايدۇ. ئۆلاردىن ھەر بىرى سالامەت قالىدىغىنى مەن بولۇپ قېلىشىم مۇمكىن ـ دېگەن ئۈمىدتە ئىدى».

يەنە بىر رىۋايەتتە: «يات ئارىدا فۇرات دەرياسىدىن ئالتۇن كان ئېچىلىدۇ، كىمكى ئۇنىڭغا ھازىر بولسا، ئۇنىڭدىن ھېچ نەرسە ئالمىسۇن» دېيىلگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1823/16 ـ وعَنْهُ قال: سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «يَتْرُكُونَ المَدينَةَ على خَيْرٍ مَا كَانَتْ، لا يَغْشَاهَا إلاَّ الْعوَافي يُرِيدُ: عَوَافي السِّباعِ وَالطَّيْرِ وَآخِر مَنْ يُحْشَرُ رَاعِيانِ مِنْ مُزَيْنَةَ يُرِيدَانِ المَدينَةَ ينْعِقَانِ بِغَنَمِها فَيَجدَانها وُحُوشاً. حتَّى إذا بَلَغَا ثنِيَّةَ الْودَاعِ خَرَّا على وَجوهِهمَا» متفقٌ عليه.

**1823/16** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كىشىلەر مەدىنىنى ئۆزىنىڭ شۇنچە ياخشى ھالىتى بىلەن تاشلاپ كېتىدۇ، مەدىنىگە پەقەت يىرتقۇچ ھايۋانلار ۋە قۇشلار توپلىنىشىدۇ. مەدىنىگە ئەڭ ئاخىرىدا توپلىنىدىغىنى مۇزەينە قەبىلىسىدىن بولغان ئىككى پادىچى بولۇپ پادىلىرىغا تۇۋلاشقىنىچە كېلىپ مەدىنىنىڭ ھايۋاناتلار بىلەن تولغانلىقىنى بايقايدۇ. ھەتتا ئۇلار سەنىيە تۇل ۋەدا دېگەن جايغا كەلگەندە يۈزىچە يىقىلىپ جان بېرىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1824/17** - وعَنْ أَبي سَعيدٍ الخُدْرِيِّ رضي اللَّه عَنْهُ أَنَّ النَّبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «يَكُونُ خَلِيفَةٌ مِنْ خُلَفَائِكُمْ في آخِرِ الزَّمَان يَحْثُو المَالَ وَلا يَعُدُّهُ» رواه مسلم.

**1824/17** ـ ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «زامان ئاخىرىدا مالنى سانىماي ئۇسۇپ بېرىدىغان بىر خەلىپە بولىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1825/18 ـ وعَنْ أَبي مُوسى الأَشْعَرِيِّ رضي اللَّه عنْهُ أَنَّ النَّبيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «ليأْتيَنَّ عَلى النَّاسِ زَمَانٌ يَطُوفُ الرَّجُلُ فِيهِ بِالصَّدَقَة مِنَ الذَّهَبِ، فَلا يَجِدُ أَحَداً يَأْخُذُهَا مِنْهُ، وَيُرَى الرَّجُلُ الْوَاحِدُ يَتْبَعُهُ أَرْبَعُونَ امْرأَةً يَلُذْنَ بِهِ مِنْ قِلَّةِ الرِّجالِ وَكَثْرَةِ النِّسَاءِ» رواه مسلم.

**1825/18** ـ ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەرگە شۇنداق بىر زامان كېلىدۇكى، بىر ئادەم ئالتۇننى سەدىقە قىلىش ئۈچۈن كۆتۈرۈپ ئايلىنىپ يۈرۈپ، ئۇنى ئالىدىغان بىرەر كىشىنى تاپالمايدۇ. ئەرلەر ئازىيىپ، ئاياللار كۆپىيىپ كەتكەنلىكتىن بىر ئەرگە 40 ئايال ئەگىشىپ ئۇ ئەردىن پاناھلىق ئىزدەيدۇ». [مۇسلىمدىن]

1826/19 ـ وعَنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضي اللَّه عَنْهُ عَن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «اشْتَرَى رَجُلٌ مِنْ رَجُلٍ عقَاراً، فَوَجَد الذي اشْتَرَى الْعَقَارَ في عَقَارِه جرَّةً فِيهَا ذَهَبٌ، فقالَ لهُ الذي اشْتَرَى الْعَقَارُ: خُذْ ذَهَبَك، إنَّمَا اشْتَرَيْتُ مِنْكَ الأَرْضَ، وَلَمْ أشْتَرِ الذَّهَبَ، وقالَ الَّذي لَهُ الأَرْضُ: إنَّمَا بعْتُكَ الأَرض وَمَا فِيهَا، فَتَحاكَما إلى رَجُلٍ، فقالَ الَّذي تَحَاكَمَا إلَيْهِ: أَلَكُمَا وَلَدٌ؟ قَالَ أَحدُهُمَا: لي غُلامٌ. وقالَ الآخرُ: لي جَارِيةٌ، قالَ أَنْكحَا الْغُلامَ الجَارِيَةَ، وَأَنْفِقَا عَلى أَنْفُسهمَا مِنْهُ وتصَدَّقَا» متفقٌ عليه.

**1826/19** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمدىن بىر زېمىن سېتىۋېلىپ، زېمىندا ئالتۇن قاچىلانغان كوزىنى تېپىۋېلىپ، زېمىن ساتقان كىشىگە: ئالتۇنىڭنى ئال، مەن سەندىن زېمىن سېتىۋالغان، ئالتۇن سېتىۋالمىغان دەيدۇ. زېمىن ئىگىسى مەن ساڭا زېمىن ۋە زېمىندىكى بارلىق نەرسىلەرنى ساتقان، دەپ

ئىككىسى ھۆكۈم سوراپ بىر ئادەمنىڭ يېنىغا كەلگەندە، ئۇ كىشى ئىككىڭلارنىڭ بالىسى بارمۇ؟ دەيدۇ. ئۇلارنىڭ بىرى ئوغلۇم بار دېسە، يەنە بىرى قىزىم بار دېيىشىدۇ. ھېلىقى كىشى يىگىتنى قىزغا نىكاھلاپ ئۇ ئىككىسىگە ئۇنىڭدىن خىراجەت قىلىپ بېرىڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1827/20 ـ وعنْهُ رضي اللَّه عنْهُ أَنَّهُ سَمِعَ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «كانَتْ امْرأَتَان مَعهُمَا ابْناهُما، جَاءَ الذِّئْبُ فَذَهَبَ بابنِ إِحْداهُما، فقالت لصاحِبتِهَا: إِنَّمَا ذهَبَ بابنِكِ، وقالت الأُخْرى: إِنَّمَا ذَهَبَ بابنِك، فَتَحَاكما إِلى داوُدَ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم، فَقَضِي بِهِ لِلْكُبْرَى، فَخَرَجَتَا على سُلَيْمانَ بنِ داودَ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم، فأَخبرتَاه، فقالَ: ائْتُوني بِالسِّكِينَ أَشَقُّهُ بَيْنَهُمَا. فقالت الصُّغْرى: لا تَفْعَلْ، رَحِمكَ اللَّه، هُو ابْنُهَا فَقضَى بِهِ للصُّغْرَى» متفقٌ عليه.

**1827/20** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ئىككى ئايال بولۇپ ئۇ ئىككىسى ئۆزلىرىنىڭ بىردىن ئوغلى بىلەن تۇرغىنىدا، بۆرە كېلىپ ئۇ ئىككىسىدىن بىرىنىڭ ئوغلىنى ئېلىپ كەتكەن ئىدى. بىرسى سېنىڭ بالاڭنى ئېلىپ كەتتى دېسە، يەنە بىرى ھەققەتەن سېنىڭ بالاڭنى ئېلىپ كەتتى، دەپ ھۆكۈم سوراپ داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلدى. داۋۇد ئەلەيھىسسالام قالغان بالىنى بۇ ئىككى ئايالدىن چوڭراقىغا بۇيرۇپ بەردى. ئۇ ئىككىسى داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى سۇلايمان ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا چىقىپ بولغان ئەھۋالنى سۆزلەپ بەردى. سۇلايمان ئەلەيھىسسالام ماڭا پىچاق ئېلىپ كېلىپ بېرىڭلار، ئۇ بالىنى ئىككىگە بۆلۈپ پارچىلاپ بېرەي دېۋىدى. كىچىك ئايال: ئۇنداق قىلمىغىن، الله ساڭا رەھىم قىلسۇن، بولدى بۇ بالا ئۇنىڭ ئوغلى دېدى. شۇنىڭ بىلەن سۇلايمان ئەلەيھىسسالام ئۇ بالىنى كىچىكىگە بۇيرۇپ بەردى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1828/21 ـ وعَنْ مِرْداسٍ الأَسْلَمِيِّ رضي اللَّه عَنْهُ قالَ قالَ النَّبِيُّ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَذْهَبُ الصَّالِحُونَ الأَوَّلُ فالأَولُ، وتَبْقَى حُثَالَةٌ كحُثَالَةِ الشَّعِيرِ أَوْ التَّمْرِ، لا يُبالِيهمُ اللَّه بالَةً»، رواه البخاري.

**1828/21** ـ مىرداس ئەسلەمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ياخشى كىشىلەر كېتىپ قالىدۇ. ئاۋۋالقىلار ئاندىن ئاۋۋالقىلار كېتىدۇ. الله پەرۋامۇ قىلمايدىغان ئارپىنىڭ ياكى خورمىنىڭ ناچارلىرىغا ئوخشاش ناچار كىشىلەر قالىدۇ». [بۇخارىدىن]

1829/22 ـ وعنْ رِفَاعَةَ بنِ رافِعٍ الزُرَقِيِّ رضي اللَّه عنْهُ قالَ: جاء جِبْرِيلُ إِلى النبي صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: مَا تَعُدُّونَ أَهْلَ بَدْرٍ فيكُمْ؟ قالَ: «مِنْ أَفْضَلِ المُسْلِمِين» أَوْ كَلِمَةً نَحْوَهَا قالَ: «وَكَذَلكَ مَنْ شَهِدَ بَدْراً مِنَ المَلائِكَةِ». رواه البخاري.

**1829/22** ـ رىفائە ئىبنى رافىئ زۇرقى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: جىبرىئىل پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: سىلەر ئاراڭلاردىكى بەدىر ئەھلىنى قانداق ھېسابلايسىلەر؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۇسۇلمانلارنىڭ ئەۋزىلى دەپ ھېسابلايمىز» دېگەن ئىدى. جىبرىئىل: بىزمۇ بەدرىگە قاتناشقان پەرىشتىلەرنى شۇنداق ھېسابلايمىز، دېدى. [بۇخارىدىن]

1830/23 ـ وعن ابنِ عُمَر رضي اللَّه عنْهُما قال: قال رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إذا أَنْزل اللَّه تَعالى بِقَوْمٍ عَذَاباً أَصَابَ الْعَذَابُ مَنْ كَانَ فِيهِمْ. ثُمَّ بُعِثُوا على أعمَالِهِمْ» متفقٌ عليه.

**1830/23** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اللّٰه تائالا بىر قەۋمگە ئازاب چۈشۈرسە ئازاب ئۇلارنىڭ ھەممىسگە تەگ يېتىدۇ، ئاندىن ئۇلاردىن ئەمەللىرىگە قارىتا ھېساب ئېلىنىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1831/24 ـ وعَنْ جابرٍ رضي اللَّه عنْهُ قال: كانَ جِذْعٌ يقُومُ إِلَيْهِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، يعْني في الخُطْبَةِ، فَلَما وُضِعَ المِنْبرُ، سَمِعْنَا لِلْجِذْعِ مثْل صوْتِ العِشَارِ حَتَّى نَزَلَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فوضَع يدَه عليْهِ فسَكَنَ. وفي روايةٍ: فَلَمَّا كَانَ يَومُ الجمُعة قَعَدَ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم على المِنْبَرِ، فصاحتِ النَّخْلَةُ التي كَانَ يخْطُبُ عِنْدَهَا حَتَّى كَادَتْ أَنْ تَنْشَقَّ. وفي روايةٍ: فَصَاحَتْ صِياح الصَّبيِّ. فَنَزَلَ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، حتَّى أَخذَهَا فضَمَّهَا إِلَيْهِ، فَجعَلَتْ تَئِنُّ أَنِينَ الصَّبيِّ الّذي يُسكَّتُ حَتَّى اسْتَقرَّتْ، قال: «بكت عَلى ما كَانَتْ تسمعُ مِنَ الذِّكْرِ» رواه البخاريُّ.

**1831/24** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇتبىگە چىققاندا تۇرىدىغان بىر خورما كۆتىكى بار ئىدى، يېڭى مۇنبەر قويۇپ بېرىلگەندە، بىز خورما كۆتىكىنىڭ تۆگىنىڭ ئاۋازىغا ئوخشاش ئاۋاز قىلغىنىنى ئاڭلىدۇق، ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چۈشۈپ قولىنى ئۇنىڭغا قويغاندىن كېيىن تىنچىدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جۈمە كۈنى يېڭى مۇنبەردە ئولتۇرۇۋىدى، رەسۇلۇللاھ تۇرۇپ خۇتبە ئوقۇيدىغان خورما كۆتىكى ئاۋاز چىقىرىپ يېرىلىپ كەتكىلى تاس قالدى، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: خورما كۆتىكى كىچىك بالىنىڭ ئاۋازىدەك ئاۋاز قىلدى. ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چۈشۈپ ئۇنى قۇچاقلىۋالدى، ئۇ كىچىك بالا ئىڭرىغاندەك ئىڭراپ توختاپ قالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ ئاڭلاپ تۇرىدىغان زىكرىگە تارتىشىپ يىغلىدى» دېدى. [بۇخارىدىن]

1832/25 ـ وعنْ أَبي ثَعْلَبَةَ الخُشَنيِّ جُرْثُومِ بنِ نَاشِرٍ رضي اللَّه عَنْهُ عنْ رَسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قال: «إن اللَّه تعالى فَرَضَ فَرائِضَ فلا تُضَيِّعُوهَا، وحدَّ حُدُوداً فَلا تَعْتَدُوهَا، وحَرَّم أَشْياءَ فَلا تَنْتَهِكُوها، وَسكَتَ عَنْ أَشْياءَ رَحْمةً لَكُمْ غَيْرَ نِسْيانٍ فَلا تَبْحثُوا عنها» حديثٌ حسن، رواه الدَّارقُطْني وَغَيْرُهُ.

**1832/25** ـ ئەبۇسەئلەبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اللّٰه نۇرغۇن پەرزلەرنى پەرز قىلىپ بېكىتتى. ئۇنى زايە قىلىۋەتمەڭلار. اللّٰه نۇرغۇن چەكلىمىلەرنى قىلدى. ئۇنىڭدىن ئۆتۈپ كەتمەڭلار. اللّٰه بەزى نەرسىلەرنى ھارام قىلدى. ئۇنىڭغا يېقىنلاشماڭلار. اللّٰه بەزى نەرسىلەر ئۈستىدە توختالمىدى. ئۇنتۇپ قالغانلىقتىن ئەمەس بەلكى سىلەرگە رەھمەت قىلغانلىقتىن (شۇنداق قىلدى)، يەنى ئۇنى چۈشچۈلاپ ئۆزەڭلارغا قىيىنچىلىق تۇغدۇرۇۋالماڭلار، ئۇ توغرىسىدا ئىزدەنمەڭلار». [دارى قۇتنىدىن]

1833/26 ـ وعنْ عَبدِ اللَّهِ بن أَبي أَوْفي رضي اللَّه، عَنْهُمَا قال: غَزَوْنَا مع رَسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم سَبْعَ غَزَوَاتٍ نَأكُلُ الجراد.

وفي روايةٍ: نَأْكُلُ معهُ الجَراد، متفقٌ عليه.

**1833/26** ـ ئـابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇئـەۋفىي رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇمادىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، بىـز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن چىكەتكە يەپ يەتتە قېتىم غازات قىلدۇق. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1834/27 ـ وعَنْ أبي هُرَيْرَةَ رضي اللّه عنْهُ أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «لا يُلْدغُ المُؤمِنُ مِنْ جُحْرٍ مرَّتَيْنِ» متفقٌ عليه.

**1834/27** ـ ئـەبۇھۇرەيرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇدىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۆمىن بىر ئۆۋىدىن (زىيانداشلار تەرىپىدىن) ئىككى قېتىم چېقىۋېلىنمايدۇ» (مۆمىن زېرەك بولۇشى كېرەك، بىر ئەدەب يېگەن يەردىن قايتا ئەدەب يېيىشكە بولمايدۇ). [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1835/28 ـ وَعنْهُ قَال: قَال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ثَلاثَةٌ لاَ يُكَلِّمُهُمُ اللَّه يَوْمَ الْقِيَامَةِ وَلاَ ينْظُرُ إِلَيْهِمْ وَلا يُزَكِّيهِمْ ولَهُمْ عذابٌ أَلِيمٌ: رجُلٌ علَى فَضْلِ ماءٍ بِالْفَلاةِ يمْنَعُهُ مِن ابْنِ السَّبِيلِ، ورَجُلٌ بَايَع رجُلاً سِلْعَةً بعْد الْعَصْرِ، فَحَلَفَ بِاللَّهِ لأَخَذَهَا بكَذَا وَكَذا، فَصَدَّقَهُ وَهُوَ عَلى غيْرِ ذَلِكَ، ورَجُلٌ بَايع إمَاماً لا يُبايعُهُ إلاَّ لِدُنيَا، فَإنْ أَعْطَاهُ مِنْهَا وفى، وإنْ لَم يُعْطِهِ مِنْهَا لَمْ يَفِ» متفقٌ عليه.

**1835/28** ـ ئـەبۇھۇرەيرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇدىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۈچ تۈرلۈك ئادەم بولۇپ الله قىيامەت كۈنى ئۇلارغا گەپ قىلمايدۇ، ئۇلارغا قارىمايدۇ. ئۇلارنى پاكلىمايدۇ ۋە ئۇلارغا قاخشاتقۇچ ئازاب بولىدۇ. بىرى: چۆل ـ باياۋاندا ئېھتىياجىدىن ئاشقان سۇيى بار تۇرۇقلۇق ئۇنى يولدا قالغان ئادەمگە بەرمىگەن. يەنە بىرى: بىر ئادەم نامازدىگەردىن كېيىن يەنە بىر ئادەمگە مەن بۇ مالنى مۇنداق ـ مۇنداق نەرسىنىڭ بارابىرىگە ئالغان دەپ (ئۇنداق ئەمەس تۇرۇقلۇق)، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم ئىچىپ ئۆزىگە ئىشەندۈرۈپ مېلىنى ساتقان ئادەم. يەنە بىرى: مۇسۇلمانلاردىن بولغان باشلىقتا دۇنيالىق ئۈچۈنلا بەيئەت قىلىپ ئەگەر باشلىق ئۇ ئادەمگە مال ـ دۇنيادىن بەرسە ۋاپا قىلىدىغان، بەرمىسە ۋاپا قىلمايدىغان ئادەم». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1836/29 ـ وَعَنْهُ عن النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «بَيْنَ النَّفْخَتَيْنِ أَرْبعُونَ» قَالُوا يا أَبَا هُرَيْرَةَ، أَرْبَعُونَ يَوْماً؟ قَالَ: أَبَيْتُ، قالُوا: أَرْبعُونَ سَنَةً؟ قَال: أَبَيْتُ. قَالُوا: أَرْبَعُونَ شَهْراً؟ قَال: أَبَيْتُ وَيَبْلَى كُلُّ شَيءٍ مِنَ الإنْسَانِ إلاَّ عَجْبَ الذَّنَبِ، فِيهِ يُرَكَّبُ الْخَلْقُ، ثُمَّ يُنَزِّلُ اللَّه مِنَ السَّمَآءِ مَاءً، فَيَنْبُتُونَ كَمَا يَنْبُتُ الْبَقْلُ» متفقٌ عليه.

**1836/29** ـ ئـەبۇھۇرەيرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇ پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئـۇ ئىككـى سـۈر ئۈتتۈرىسىدا بار دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، كىشىلەر: ئى ئەبۇھۇرەيرە! 40 كۈنمۇ؟ دېيىشتى. ئۇ: بىر نېمە دېيەلمەيمەن، دېدى. كىشىلەر: 40 يىلمۇ؟ دېيىشتى. ئۇ: بىر نېمە دېيەلمەيمەن، دېدى. ئۇلار: 40 ئايمۇ؟ دېيىشتى. ئۇ: بىر نېمە دېيەلمەيمەن، دېدى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىنساننىڭ قۇيرۇق سۆڭەكتىن باشقا ھەممە يېرى چىرىپ كېتىدۇ، ئىنسان شۇ قۇيرۇق سۆڭەكتىن قايتا بارلىققا كېلىدۇ. ئاندىن الله ئاسماندىن يامغۇر چۈشۈرىدۇ. ئۇلار ئوت ـ چۆپ ئۈنگەندەك ئۈنىدۇ» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1837/30 ـ وَعَنْهُ قَالَ بَيْنَمَا النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فِي مَجْلِسٍ يُحَدِّثُ الْقَوْمَ، جاءَهُ أعْرابِيٌّ فَقَالَ: مَتَى السَّاعَةُ؟ فَمَضَى رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُحَدِّثُ، فقَال بَعْضُ الْقَوْمِ: سَمِعَ مَا قَالَ، فَكَرِه ما قَالَ، وقَالَ بَعْضُهُمْ: بَلْ لَمْ يَسْمَعْ، حَتَّى إِذَا قَضَى حَدِيثَهُ قَالَ: «أيْنَ السَّائِلُ عَنِ السَّاعَةِ؟» قَال: ها أنَا يَا رسُولَ اللَّه، قَالَ: «إِذَا ضُيِّعَتِ الأَمَانَةُ فانْتَظِرِ السَّاعة» قَالَ: كَيْفَ إِضَاعَتُهَا؟ قَالَ: «إِذَا وُسِّدَ الأمْرُ إِلى غَيْرِ أهْلِهِ فَانْتَظِرِ السَّاعة» رواهُ البُخاري.

30/1837 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر سورۇندا جامائەتكە سۆزلەۋاتاتتى. بىر ئەرابى كېلىپ، قىيامەت قاچان بولىدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۆزىنى داۋاملاشتۇردى. بەزى كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاڭلىدى لېكىن ئۇنىڭ گېپىنى ياقتۇرمىدى، دېسە، بەزىلىرى بەلكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاڭلىمىدى، دېيىشتى. ھەتتاكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۆزىنى تۈگىتىپ: «قىيامەت توغرىسىدا سورىغۇچى قېنى؟» دېدى. ھېلىقى كىشى مانا مەن، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دېۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئامانەت زايا بولغاندا قىيامەتنى كۈتكىن» دېۋىدى. ئەئرابى: ئامانەت قانداق زايە بولىدۇ؟ دېدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىر ئىش، شۇنىڭ كەسپىي ئەھلىدىن باشقا بىرگە تاپشۇرۇلغاندا قىيامەتنى كۈتكىن» دېدى. [بۇخارىدىن]

1838/31 ـ وعنْهُ أنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «يُصَلُّونَ لَكُمْ، فَإِنْ أصَابُوا فَلَكُمْ، وإِنْ أخْطَئُوا فَلَكُمْ وَعَلَيْهِمْ» رواهُ البُخاريُّ.

1838/31 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «سىلەرگە بىر تۈركۈم ئىماملار ناماز ئوقۇپ بېرىدۇ. ئەگەر ئۇلار توغرا قىلغان بولسا سىلەرگىمۇ ۋە ئۇلارغىمۇ ئەجىر بولىدۇ. ئەگەر ئۇلار خاتا قىلسا سىلەرگە ئەجىر بولىۋېرىدۇ. خاتالىقى ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىگە بولىدۇ». [بۇخارىدىن]

1839/32 ـ وَعَنْهُ رضي اللَّه عنْهُ: ﴿كُنْتُمْ خَيْرَ أُمَّةٍ أخْرِجَتْ لِلنَّاسِ﴾ قَالَ: خَيْرُ النَّاسِ لِلنَّاسِ يَأْتُونَ بِهِمْ فِي السَّلاسِلِ فِي أعْنَاقِهِمْ حَتَّى يَدْخُلُوا فِي الإِسْلامِ.

1839/32 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ ﴿سىلەر كىشىلەر مەنپەئەتى ئۈچۈن ئوتتۇرىغا چىقىرىلغان ئەڭ ياخشى ئۈممەت سىلەر﴾ دېگەن ئايەتنىڭ تەپسىرىدە كىشىلەرگە مەنپەئەت قىلىدىغان كىشىلەر دېگەنلىك كىشىلەرنىڭ ئىسلامغا كىرىپ قېلىشى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ بويۇنلىرىغا تاقاقلار سېلىپ ئېلىپ كېلىپ بولسىمۇ ئۇلارنىڭ ئىسلام دىنىغا كىرىشىگە سەۋەب بولۇشلار دېگەنلىك، دېگەن.

1840/33 ـ وَعَنْهُ عَن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «عَجبَ اللَّه عَزَّ وَجَلَّ مِنْ قَوْمٍ يَدْخُلُونَ الْجَنَّةَ فِي السَّلاسِلِ» رواهُما البُخاري. معناها يؤسرون ويقيدون ثم يسلمون فيدخلون الجنة.

1840/33 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله ئەززەۋەجەللە بويۇنلىرىغا تاقاق سېلىپ (ئەسىر ئېلىنىپ ئاندىن مۇسۇلمان بولۇپ) جەننەتكە كىرگەن كىشىلەردىن خۇش بولىدۇ». [بۇخارىدىن]

1841/34 ـ وَعنْهُ عَنِ النَّبيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «أَحَبُّ الْبِلاَدِ إلى اللَّه مَساجِدُهَا، وأَبَغضُ الْبِلاَدِ إلى اللَّه أسواقُهَا» رواهُ مُسلم.

**1841//34** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله غا شەھەرلەر ئىچىدىكى ئەڭ سۆيۈملۈك جايلار ئۇنىڭ مەسچىتلىرىدۇر. ۋە الله نىڭ شەھەرلەر ئىچىدىكى ئەڭ ياقتۇرمايدىغان جايى ئۇنىڭ بازارلىرىدۇر». [مۇسلىمدىن]

1842/35 ـ وَعَنْ سَلْمَانَ الْفَارِسيِّ رضي اللَّه عَنْهُ منْ قَولِهِ قَال: لاَ تَكُونَنَّ إن اسْتَطَعْتَ أَوَّلَ مَنْ يَدْخُلُ السُّوقَ، وَلا آخِرَ مَنْ يَخْرُجُ مِنْهَا، فَإِنَّهَا مَعْرَكَةُ الشَّيْطَانِ، وَبِهَا يَنْصُبُ رَايَتَهُ. رواهُ مسلم هكذا.

ورَوَاهُ البرْقَاني في صحيحه عَنْ سَلْمَانَ قَالَ: قَالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «لا تَكُنْ أَوَّلَ مَنْ يَدْخُلُ السُّوقَ، وَلا آخِرَ منْ يَخْرُجُ مِنْهَا، فِيهَا بَاضَ الشَّيْطَانُ وَفَرَّخَ».

**1842/35** ـ سەلمان فارىسى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: «ئەگەر سەن قادىر بولالىساڭ بازارغا كىرىدىغان كىشىنىڭ ئەۋۋىلى ۋە ئۇنىڭدىن چىقىدىغان كىشىنىڭ ئاخىرى بولما، چۈنكى ئۇ شەيتاننىڭ ئۇرۇش مەيدانى بولۇپ ئۇ يەرگە بايرىقنى تىكلەيدۇ». [مۇسلىمدىن]

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بازارغا كىرىدىغان كىشىنىڭ ئەۋۋىلى ۋە ئۇنىڭدىن چىقىدىغان كىشىنىڭ ئاخىرقىسى بولما، شەيتان بازاردا تۇخۇم تۇغۇپ بازاردا باچكىلايدۇ» دېيىلگەن.

1843/36 ـ وعَنْ عاصِمِ الأَحْوَلِ عَنْ عَبْدِ اللَّه بنِ سَرْجِسَ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: قُلْتُ لِرَسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: يَا رَسُولَ اللَّه غفَرَ اللَّه لكَ، قَالَ: «ولَكَ» قَالَ عَاصِمٌ: فَقلْتُ لَهُ: اسْتَغْفَرَ لَكَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم؟ قَالَ: نَعَمْ وَلَكَ، ثُمَّ تَلاَ هَذه الآيةَ: ﴿وَاسْتَغْفِرْ لِذَنْبِكَ وَلِلْمُؤْمِنِينَ وَالْمُؤْمِنَاتِ﴾ رواهُ مُسلم.

**1843/36** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى سەرجىسدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! الله سىلىگە مەغپىرەت قىلسۇن، دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ساڭىمۇ» دېدى. ئاسىم: مەن ئابدۇللاھقا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساڭا مەغپىرەت تەلەپ قىلدىمۇ؟ دېدىم ئۇ: ھەئە، ۋە ساڭىمۇ تەلەپ قىلدى دەپ، ئاندىن بۇ ئايەتنى تىلاۋەت قىلدى ﴿گۇناھىڭ ئۈچۈن ئەر ۋە ئايال مۆمىنلەر ئۈچۈن مەغپىرەت تىلىگىن﴾[1]. [مۇسلىمدىن]

1844/37 ـ وَعَنْ أَبي مسْعُودٍ الأَنْصَارِيِّ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إنَّ مِمَّا أَدْرَكَ النَّاسُ مِنْ كَلامِ النُّبُوَّةِ الأُولَى: إذَا لَمْ تَسْتَحِ فَاصْنَعْ مَا شِئْتَ» رواهُ الْبُخَارِيُّ.

**1844/37** ـ ئەبۇمەسئۇدىل ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىشىلەرگە ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەردىن يەتكەن سۆزلەرنىڭ ئىچىدە ”ئەگەر ھايا قىلمىساڭ خالىغىنىڭنى قىل“ دېگەن سۆز بار ئىدى». [بۇخارىدىن]

1845/38 ـ وَعَنْ ابْنِ مَسْعُودٍ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَوَّلُ مَا يُقْضَى بَيْنَ النَّاسِ يوْمَ الْقِيَامةِ في الدِّمَاءِ» مُتَّفَقٌ عليْهِ.

[1] سۈرە مۇھەممەد 19 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

**1845/38** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى كىشىلەر ئۆتتۇرىسىدا تۇنجى چىقىرىلىدىغان ھۆكۈم قان قىساس توغرىسىدا بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1846/39 ـ وَعَنْ عَائِشَةَ رضي اللَّه عَنْهَا قَالَتْ: قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «خُلِقَتِ المَلائِكَةُ مِنْ نُورٍ، وَخلِقَ الجَانُّ مِنْ مَارِجٍ منْ نَارٍ، وخُلِق آدمُ ممَّا وُصِفَ لَكُمْ» رواهُ مسلم.

**1846/39** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «پەرىشتىلەر نۇردىن، جىنلار ئوتنىڭ يالقۇنىدىن، ئادەم سىلەرگە سۈپەتلەپ بېرىلگەن نەرسىدىن يارىتىلدى». [مۇسلىمدىن]

1847/40 ـ وعَنْهَا رضي اللَّه عَنْهَا قَالَتْ: «كَانَ خُلُقُ نبي اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم الْقُرْآنَ» رواهُ مُسْلِم في جُمْلَةِ حديثٍ طويلٍ.

**1847/40** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رىۋايەت قىلىنىدۇكى: ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەخلاقى قۇرئان كەرىم ئىدى. [مۇسلىمدىن]

1848/41 ـ وعَنْهَا قَالَتْ: قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ أَحَبَّ لِقاءَ اللَّهِ أحبَّ اللَّه لِقَاءَهُ، وَمنْ كَرِهَ لِقاءَ اللَّه كَرِهَ اللَّه لِقَاءَهُ» فَقُلْتُ: يَا رسُولَ اللَّه، أَكَرَاهِيَةُ الموْتِ؟ فَكُلُّنَا نَكْرَهُ الموْتَ، قَالَ: «لَيْس كَذَلِكَ، ولَكِنَّ المُؤمِنَ إِذَا بُشِّر بِرَحْمَةِ اللَّه وَرِضْوانِهِ وَجنَّتِهِ أَحَبَّ لِقَاءَ اللَّه، فَأَحَبَّ اللَّه لِقَاءَهُ وإنَّ الْكَافِرَ إِذَا بُشِّرَ بعَذابِ اللَّه وَسَخَطِهِ، كَرِهَ لِقَاءَ اللَّه، وَكَرِهَ اللَّه لِقَاءَهُ». رواه مسلم.

**1848/41** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قانداق بىر كىشى الله غا ئۇچرىشىشنى ياخشى كۆرسە الله مۇ ئۇ كىشى بىلەن ئۇچرىشىشنى ياخشى كۆرىدۇ. قانداق بىر كىشى الله غا ئۇچرىشىشنى ياقتۇرمىسا، الله مۇ ئۇ كىشىگە ئۇچرىشىشنى ياقتۇرمايدۇ» دېدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۆلۈمنى ياقتۇرماسلىق دېگەنلىكمۇ؟ بىز ھەممىمىز ئۆلۈمنى ياقتۇرمايمىزغۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىش ئۇنداق ئەمەس، لېكىن مۆمىن ئادەمگە الله نىڭ رەھمىتى، رازىلىقى، جەننىتى بىلەن خۇش خەۋەر بېرىلسە، ئۇ الله غا ئۇچرىشىشنى ياخشى كۆرىدۇ. الله مۇ ئۇ كىشىگە ئۇچرىشىشنى ياخشى كۆرىدۇ. كاپىرغا الله نىڭ ئازابى، غەزىپى بىلەن بىشارەت بېرىلسە الله غا ئۇچرىشىشنى ياقتۇرمايدۇ. الله مۇ ئۇ كىشى بىلەن ئۇچرىشىشنى ياقتۇرمايدۇ». [مۇسلىمدىن]

1849/42 ـ وَعَنْ أُمِّ الْمُؤْمِنِينَ صَفِيَّةَ بنْتِ حُيَيٍّ رَضِيَ اللَّه عَنْهَا قَالَتْ: كَانَ النَّبِيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مُعْتَكِفاً، فَأَتَيْتُهُ أَزُورُهُ لَيْلاً. فَحَدَّثْتُهُ ثُمَّ قُمْتُ لأَنْقَلِب، فَقَامَ مَعِي لِيَقْلِبَنِي، فَمرَّ رَجُلانِ مِنَ الأنْصارِ رضي اللَّه عَنْهُما، فلمَّا رَأَيا النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَسْرعَا. فَقَالَ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «عَلَى رِسْلُكُمَا إِنَّهَا صَفِيَّةُ بنتُ حُيَيٍّ» فَقالاَ: سُبْحَانَ اللَّه يَارسُولَ اللَّه، فَقَالَ: «إِنَّ الشَّيْطَانَ يَجْرِي مِنْ ابْنِ آدَمَ مَجْرَى الدَّمِ، وَإِنِّي خَشِيتُ أَنْ يَقْذِفَ في قُلُوبِكُمَا شَرا أَوْ قَالَ: شَيْئاً» متفقٌ عليه.

**1849/42** - مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى سەفىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېتىكاپتا ئولتۇرغان ئىدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى يوقلاپ كېچىدە كەلدىم. ئۇنىڭ بىلەن سۆزلەشكەندىن كېيىن كېتىش ئۈچۈن ئورنۇمدىن تۇردۇم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەن بىلەن مېنى ئۇزۇتۇپ قويۇش ئۈچۈن تۇردى. ئەنسارىلاردىن ئىككى ئادەم ئۆتۈپ قېلىپ رەسنى كۆرۈپ ئالدىراپ مېڭىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئالدىرىماڭلار، بۇ ئايالىم ھۇيەيىنىڭ قىزى سەفىيە بولىدۇ» دېدى. ئۇ ئىككىسى: سۇبھانەللا ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! (سىلىدىنمۇ گۇمان قىلامدۇق؟) دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شەيتان ئادەم بالىسىنىڭ قېنى ماڭىدىغان يەردىن ماڭىدۇ. مەن شەيتاننىڭ سىلەرنىڭ قەلبىڭلارغا يامان خىيال تاشلىشىدىن قورقتۇم» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1850/43 - وَعَنْ أبي الفَضْل العبَّاسِ بنِ عَبْدِ المُطَّلِب رضي اللّٰه عَنْهُ قَالَ: شَهِدْتُ مَعَ رسُولِ اللّٰه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَوْمَ حُنَين فَلَزِمْتُ أنَا وَأَبُو سُفْيَانَ بنُ الحارِثِ بنِ عَبْدِ المُطَّلِبِ رَسُول اللّٰه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فلَمْ نفَارِقْهُ، ورَسُولُ اللّٰه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم على بغْلَةٍ لَهُ بَيْضَاءَ. فَلَمَّا الْتَقَى المُسْلِمُونَ وَالمُشْرِكُونَ وَلَّى المُسْلِمُونَ مُدْبِرِينَ، فَطَفِقَ رسُولُ اللّٰه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، يَرْكُضُ بَغْلَتَهُ قِبل الْكُفَّارِ، وأنَا آخِذٌ بِلِجَامِ بَغْلَةِ رَسُولِ اللّٰه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَكُفُّهَا إرادَةَ أنْ لا تُسْرِعَ، وأبو سُفْيانَ آخِذٌ بِرِكَابِ رَسُولِ اللّٰه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم. فَقَالَ رَسُولُ اللّٰهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أيْ عبَّاسُ نادِ أصْحَابَ السَّمُرةِ» قَالَ العبَّاسُ، وَكَانَ رَجُلاً صَيِّتاً: فَقُلْتُ بِأَعْلَى صَوْتِي: أيْنَ أصْحابُ السَّمُرَةِ، فو اللّٰه لَكَأَنَّ عَطْفَتَهُمْ حِينَ سَمِعُوا صَوْتِي عَطْفَةَ الْبَقَرِ عَلَى أوْلادِهَا، فَقَالُوا: يالَبَّيْكَ يَالَبَّيْكَ، فَاقْتَتَلُوا هُمْ والْكُفَارُ، والدَّعْوةُ في الأنْصَارِ يقُولُونَ: يَا مَعْشَرَ الأنْصارِ، يا مَعْشَرَ الأنْصَار، ثُمَّ قَصُرَتِ الدَّعْوةُ عَلَى بنِي الْحَارِثِ بن الْخزْرَج. فَنَظَرَ رَسُولُ اللّٰه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم وَهُوَ عَلَى بَغْلَتِهِ كَالْمُتَطَاوِل عليْهَا إلَى قِتَالِهمْ فقَال: «هَذَا حِينَ حَمِيَ الْوَطِيسُ» ثُمَّ أخَذَ رَسُولُ اللّٰه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم حصياتٍ، فَرَمَى بِهِنَّ وَجُوه الْكُفَّارِ، ثُمَّ قَال: «انْهَزَمُوا وَرَبِّ مُحَمَّدٍ» فَذَهَبْتُ أنْظُرُ فَإِذَا الْقِتَالُ عَلَى هَيْئَتِهِ فِيما أرَى، فَوَاللّٰه ما هُو إلاَّ أنْ رمَاهُمْ بِحَصَيَاتِهِ، فَمَازِلْتُ أرَى حدَّهُمْ كَلِيلاً، وأمْرَهُمْ مُدْبِراً. رواه مسلم.

**1850/43** - ئابباس ئىبنى ئابدۇلمۇتەللىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ھۇنەيىن ئۇرۇشىغا قاتناشقان ئىدىم. ئەبۇسۇفيان ئىككىمىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا چاپلىشىپ يۈرۈپ ئۇنىڭدىن ئايرىلمىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بولسا ئۆزىنىڭ ئاق قېچىرىنىڭ ئۈستىدە ئىدى. مۇسۇلمانلار مۇشرىكلار بىلەن ئۇچراشقاندا مۇسۇلمانلار كەينىنى قىلىپ قاچتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بولسا خېچىرىنى دۈشمەن تەرەپكە دېۋەتكىلى تۇردى. مەن بولسام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى تېز ئېلىپ كېتىپ قالمىسۇن، دەپ قېچىرىنىڭ نوقتىسىنى تۇتۇۋالغان ئىدىم، ئەبۇسۇفيان قېچىرنىڭ ئۈزەڭگىسىنى تۇتۇۋالغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئاباس! سەمۇرە دەرىخىنىڭ ئاستىدا بەيئەت قىلغانلارنى چاقىرغىن» دېدى. (مېنىڭ ئاۋازىم ناھايىتى يۇقىرى ئىدى) مەن يۇقىرى ئاۋازىم بىلەن: سەمۇرە ئەھلى! قېنى سىلەر؟ دېۋىدىم. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇلارنىڭ مېنىڭ ئاۋازىمنى ئاڭلىغان ۋاقتىدىكى تېز قايتىپ كېلىشلىرى، كالىنىڭ ئۆز باللىرىغا مېھرىبانلىق بىلەن بولغان تېز قايتىپ كېلىشىنىڭ

ئۆزى ئىدى. ئۇلار: مانا بىز ھازىر، مانا بىز ھازىر دېيىشكىنىچە كېلىپ كاپىرلار بىلەن ئۇرۇشۇشقا كىرىشىپ كەتتى. چاقىرىق ئەنسارلارغا كەلگەندە كىشىلەر: ئى ئەنسارلار گۇرۇھى! ئى ئەنسارلار گۇرۇھى! دېيىشتى. ئاندىن چاقىرىق ھارىسى ئىبنى خەزرەج بىلەن چەكلەندى، جەمەتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆز قېچىرى ئۈستىدە تۇرۇپ بىر نەرسىگە بويىنىنى سوزۇپ قارىغان ئادەمگە ئوخشاش ئۇلارنىڭ ئۇرۇش قىلىشىنىغا قاراپ: «بۇ خۇددى تونۇر قىزىغاندەك بولدى» دەپ ئاندىن شېغىلدىن بىر سىقىم ئېلىپ ئۇنى كاپىرلارغا قارىتىپ ئېتىپ: «مۇھەممەدنىڭ رەببى بىلەن قەسەمكى، ئۇلار ۋەيران بولدى» دېدى. مەن قاراپ باقاي دەپ بارسام جەڭ مەن كۆرگەندىكىدەك ئۆز ھالىتىدە بولۇۋېتىپتىكەن، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا تاش ئاتقاندىن كېيىن ئۇزاق ئۆتمەيلا ئۇلارنىڭ قۇۋۋىتىنىڭ ئاجىزلاپ ئىشلىرىنىڭ كەينىگە تارتقانلىقىنى كۆردۈم. [مۇسلىمدىن]

1851/44 ـ وعَنْ أبي هُرِيْرَةَ رضي اللَّه عنْهُ قَالَ: قَالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَيُّهَا النَّاسُ إنَّ اللَّه طيِّبٌ لا يقْبلُ إلاَّ طيِّباً، وَإنَّ اللَّه أمَر المُؤمِنِينَ بِمَا أمَر بِهِ المُرْسلِينَ، فَقَال تَعَالى: ﴿يَا أيُّها الرُّسْلُ كُلُوا مِنَ الطَّيِّباتِ واعملوا صَالحاً﴾ وَقَال تَعالَى: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمنُوا كُلُوا مِنَ طَيِّبَات مَا رزَقْنَاكُمْ﴾ ثُمَّ ذَكَرَ الرَّجُلَ يُطِيلُ السَّفَر أشْعَثَ أغْبر يمُدُّ يديْهِ إلَى السَّمَاءِ: يَاربِّ يَارَبِّ، وَمَطْعَمُهُ حَرامٌ، ومَشْرَبُه حرَامٌ، ومَلْبسُهُ حرامٌ، وغُذِيَ بِالْحَرام، فَأَنَّى يُسْتَجابُ لِذَلِكَ،؟» رواه مسلم.

**1851/44** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى كىشىلەر! الله پاكتۇر، پاك نەرسىنىلا (ھالالنى) قوبۇل قىلىدۇ. الله مۆمىنلەرگە، پەيغەمبەرلەرگە بۇيرۇغان نەرسىنى بۇيرىدى. الله تائالا پەيغەمبەرلەرگە» ئى ئەلچىلەر! پاك نەرسىلەردىن يەڭلار، ۋە ياخشى ئەمەلنى قىلىڭلار» دېگەن بولسا، مۆمىنلەرگە: «ئى ئىمان ئېيتقان كىشىلەر! بىز سىلەرگە رىزىق قىلىپ بەرگەن پاك نەرسىلەردىن يەڭلار» دېدى دەپ، ئاندىن بىر كىشىنى تىلغا ئېلىپ: ئىبادەت ئۈچۈن ئۇزۇن سەپەر قىلىپ (ھەج سەپىرىگە ئوخشاش) چاچلىرى چۇۋۇق، يۈز كۆزىنى توپا ـ چاڭ باسقان ھالەتتە ئىككى قولىنى ئاسمانغا كۆتۈرۈپ ـ ئى رەببىم! ئى رەببىم! دېگىنى بىلەن ۋەھالەنكى ئۇ ئادەمنىڭ يېگەن تامىقى ھارام، ئىچمىلىكى ھارام ۋە كىيگەن كىيىمى ھارامدىن بولغان ۋە ھارام بىلەن غىزالانغان تۇرسا، قانداقمۇ ئۇنىڭ دۇئاسى ئىجاۋەت قىلىنسۇن؟» دېدى. [مۇسلىمدىن]

1852/45 ـ وَعنْهُ رضي اللَّه عَنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ثَلاثَةٌ لاَ يُكَلِّمُهُمْ اللَّه يوْمَ الْقِيَامةِ، وَلاَ يُزَكِّيهِمْ، وَلا ينْظُرُ إلَيْهِمْ، ولَهُمْ عذَابٌ أَليمٌ: شَيْخٌ زَانٍ، ومَلِكٌ كَذَّابٌ، وَعَائِل مُسْتَكْبِرٌ» رواهُ مسلم. » الْعَائِلُ» : الْفَقِيرُ.

**1852/45** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىيامەت كۈنى الله سۆزلىمەيدىغان، قارىمايدىغان ۋە پاكلىمايدىغان دەھشەتلىك ئازابقا قالىدىغان ئۈچ تۈرلۈك كىشى بولۇپ ئۇنىڭ بىرى قېرىغىنىنى تۇيمايدىغان پاھىشىۋاز، يەنە بىرى كازززاب پادىشاھ ۋە يەنە بىرى ھاكاۋۇر كەمبەغەل». [مۇسلىمدىن]

1853/46 ـ وَعَنْهُ رضي اللَّه عنْهُ قَالَ: قَالَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «سيْحَانُ وجَيْحَانُ وَالْفُراتُ والنِّيلُ كُلٌّ مِنْ أنْهَارِ الْجنَّةِ» رواهُ مسلم.

1853/46 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سەيھۇن، جەيھۇن، فۇرات ۋە نىل دەريالىرىنىڭ ھەممىسى جەننەتنىڭ دەريالىرىدىن». [مۇسلىمدىن]

1854/47 ـ وَعَنْهُ قَال: أَخَذَ رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِيَدِي فَقَالَ: «خَلَقَ اللَّه التُّرْبَةَ يوْمَ السَّبْتِ، وخَلَقَ فِيهَا الْجِبَالَ يَوْمَ الأحَد، وخَلَقَ الشَّجَرَ يَوْمَ الإِثْنَيْنِ، وَخَلَقَ المَكْرُوهَ يَوْمَ الثُّلاثَاءِ، وَخَلَقَ النُّورَ يَوْمَ الأَرْبَعَاءِ، وَبَثَّ فِيهَا الدَّوَابَّ يَوْمَ الخَمِيسِ، وخَلَقَ آدَمَ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بَعْدَ الْعَصْرِ مِنْ يَوم الجُمُعَةِ في آخِرِ الْخَلْقِ في آخِرِ سَاعَةٍ مِنَ النَّهَارِ فِيمَا بَيْنَ الْعَصْرِ إلى اللَّيلِ». رواه مسلم.

1854/47 ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنىڭ قولۇمنى تۇتۇپ: «الله شەنبە كۈنىدە تۇپراقنى ياراتتى ۋە تۇپراقتا يەكشەنبە كۈنى تاغلارنى ياراتتى، دۈشەنبە كۈنى ئۆسۈملۈكلەرنى ياراتتى، سەيشەنبە كۈنىدە يامان نەرسىلەرنى ياراتتى، چارشەنبە كۈنى نۇرلارنى ياراتتى ۋە زېمىندا پەيشەنبە كۈنى ھايۋاناتلارنى ياراتتى، ياراتقان نەرسىلەرنىڭ ئاخىرىدا جۈمە كۈنى ئەسىردىن كېيىن كەچقۇرۇندا ئادەمنى ياراتتى». [مۇسلىمدىن]

1855/48 ـ وعنْ أبي سُلَيْمَانَ خَالِدِ بنِ الْولِيدِ رضي اللَّه عَنْهُ قالَ: «لَقَدِ انْقَطَعَتْ في يَدِي يوْمَ مُؤْتَةَ تِسْعَةُ أَسْيافٍ، فَمَا بقِيَ في يدِي إلا صَفِيحةٌ يَمَانِيَّةٌ». رواهُ الْبُخاري.

1855/48 ـ ئەبۇسۇلايمان خالىد ئىبنى ۋەلىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: مۇئتە ئۇرۇشى بولغان كۈنى مېنىڭ قولۇمدا توققۇز دانە قىلىچ سۇنۇپ قولۇمدا پەقەتلا يەمەندە سوقۇلغان بىر قىلىچ قالدى. [بۇخارىدىن]

1856/49 ـ وعَنْ عمْرِو بْنِ الْعَاص رضي اللَّه عنْهُ أنَّهُ سَمِع رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «إذَا حَكَمَ الْحَاكِمُ، فَاجْتَهَدَ، ثُمَّ أصاب، فَلَهُ أجْرانِ وإنْ حَكَم وَاجْتَهَدَ، فَأَخْطَأَ، فَلَهُ أَجْرٌ» متفقٌ عَلَيْهِ.

1856/49 ـ ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ئەگەر ھاكىم ھۆكۈم چىقارغان ۋاقىتتا تىرىشىپ ئىزدىنىپ توغرا قىلغان بولسا ئىككى ئەجىر بېرىلىدۇ. ئەگەر تىرىشىپ ئىزدىنىپ خاتا قىلغان بولسىمۇ، ئۇنىڭغا بىر ئەجىر بېرىلىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1857/50 ـ وَعَنْ عائِشَةَ رضي اللَّه عَنْهَا أنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «الْحُمَّى مِنْ فيْحِ جَهَنَّم فأَبْرِدُوهَا بِالمَاءِ» متفقٌ عليه.

1857/50 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىزىتما بولسا جەھەننەمنىڭ تەپتىدىندۇر ئۇنى سۇ بىلەن سوۋۇتۇڭلار». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1858/51 ـ وَعَنْهَا رضي اللَّه عَنْهَا عَنِ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «مَنْ مَاتَ وَعَلَيْهِ صَوْمٌ، صَامَ عَنْهُ وَلِيُّهُ» متفقٌ عَلَيْهِ. وَالمُخْتَارُ جَوَازُ الصَّوْمِ عَمَّنْ مَاتَ وَعَلَيْهِ صَوْمٌ لِهَذَا الْحَدِيثِ، والمُرَادُ بالْوَلِيِّ: الْقَرِيبُ وَارِثاً كَانَ أَوْ غَيْرِ وَارِثٍ.

**1858/51** - ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامۇ مۇنداق دېگەن: «قانداق بىر ئادەم گەدىنىدە تۇتىدىغان روزىسى بار تۇرۇقلۇق ئۆلۈپ كەتسە، ئۇ كىشىنىڭ ئورنىدا ئۇنىڭ ئىگە - چاقىسى روزا تۇتىدۇ (بۇنداق قىلىش رۇخسەت، مەجبۇرىيەت ئەمەس)». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1859/52 ـ وَعَنْ عَوْفِ بنِ مَالِكِ بنِ الطُّفَيْلِ أَنَّ عَائِشَةَ رضي اللَّه عَنْهَا حُدِّثَتْ أَنَّ عَبْدَ اللَّه بنَ الزَّبَيْر رضي اللَّه عَنْهُمَا قَالَ في بيْعٍ أَوْ عَطَاءٍ أَعْطَتْهُ عَائِشَةُ رضي اللَّه تَعالَى عَنْها : وَاللَّه لَتَنْتَهِيَنَّ عَائِشَةُ، أَوْ لأَحْجُرَنَّ علَيْهَا ، قَالتْ : أَهُوَ قَالَ هَذَا؟ قَالُوا : نَعمْ، قَالَتْ : هُو ، للَّهِ عليَ نَذْرٌ أَنْ لا أُكَلِّم ابْنَ الزُّبيْرِ أَبداً ، فَاسْتَشْفَع ابْنُ الزُّبيْرِ إليها حِينَ طالَتِ الْهجْرَةُ . فَقَالَتْ : لاَ وَاللَّهِ لا أُشَفِّعُ فِيهِ أَبداً ، ولا أَتَحنَّثُ إلَى نَذْري . فلَمَّا طَال ذَلِكَ على ابْنِ الزُّبيْرِ كَلَّم المِسْورَ بنَ مخْرَمَةَ، وعبْدَ الرَّحْمنِ بْنَ الأَسْودِ بن عبْدِ يغُوثَ وقَال لهُما : أَنْشُدُكُما اللَّه لمَا أَدْخَلْتُمَاني علَى عائِشَةَ رضي اللَّه عَنْهَا ، فَإِنَّهَا لاَ يَحِلُّ لَهَا أَنْ تَنْذر قَطِيعَتي ، فَأَقْبَل بهِ المِسْورُ، وعَبْدُ الرَّحْمن حَتَّى اسْتَأْذَنَا علَى عائِشَةَ، فَقَالاَ : السَّلاَمُ علَيْكِ ورَحمةُ اللَّه وبركَاتُهُ، أَنَدْخُلُ؟ قَالَتْ عَائِشَةُ : ادْخُلُوا . قَالُوا : كُلُّنَا؟ قَالَتْ : نَعمْ ادْخُلُوا كُلُّكُمْ، ولاَ تَعْلَمُ أَنَّ معهُما ابْنَ الزُّبَيْرِ، فَلمَّا دخَلُوا ، دخَلَ ابْنُ الزُّبيْرِ الْحِجَابَ، فَاعْتَنَقَ عائِشَةَ رضي اللَّه عنْهَا ، وطَفِقَ يُنَاشِدُهَا ويبْكِي، وَطَفِقَ المِسْورُ، وعبْدُ الرَّحْمنِ يُنَاشِدَانِهَا إلاَّ كَلَّمَتْهُ وقبلَتْ مِنْهُ، ويقُولانِ : إنَّ النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم نَهَى عَمَّا قَدْ عِلِمْتِ مِنَ الْهجْرةِ . ولاَ يَحلُّ لمُسْلِمٍ أَنْ يهْجُر أَخَاهُ فَوْقَ ثَلاثِ لَيَالٍ . فَلَمَّا أَكْثَرُوا علَى عَائِشَةَ مِنَ التَّذْكِرةِ والتَّحْرِيجِ ، طَفِقَتْ تُذَكِّرُهُما وتَبْكِي، وتَقُولُ : إنِّي نَذَرْتُ والنَّذْرُ شَدِيدٌ ، فَلَمْ يَزَالا بَهَا حتَّى كَلَّمتِ ابْنِ الزُّبيْرِ ، وَأَعْتَقَتْ في نَذْرِهَا ذَلِكَ أَرْبعِينَ رقَبَةً، وَكَانَتْ تَذْكُرُ نَذْرَهَا بعْدَ ذَلِك فَتَبْكِي حتَّى تَبُلَّ دُمُوعُهَا خِمارَهَا . رواهُ البخاري.

**1859/52** - ئەۋف ئىبنى مالىك رەزىياللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرە رەزىياللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئائىشەنىڭ ئۆز (قورۇسىنى) ساتقانلىقىنى ياكى (پېقىرلەرغا بەرگەن) سەدىقىسىدىن نارازى بولۇپ: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى ئائىشە (قىلۋاتقان ئىشىدىن) ئۆزى يانىدۇ ياكى (ئۆزەم بىرىپ) ئۇنى چەكلەيمەن دېگەن گېپى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا يەتتى. ئائىشە (گەپنى يەتكۈزگەنلەرگە) ئابدۇللاھ بۇ گەپنى راست قىلدىمۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: ھەئە، دەپ جاۋاب بەردى. ئائىشە: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى مەن ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرىگە ھەرگىز گەپ قىلمايمەن، دېدى. (ئائىشەنىڭ ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرىگە) گەپ قىلماسلىقى ئۇزۇنغا سوزۇلۇپ كەتكەن ئىدى ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير ئائىشەنىڭ ئۆزىنى كەچۈرۈۋېتىشىنى سوراپ (ئارىلىققا ئادەم سالدى). ئائىشە: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى مەن ئۇنى ھەرگىز كەچۈرۈۋەتمەيمەن ۋە (ئۇنىڭغا گەپ قىلمايمەن دەپ ئىچكەن قەسىمىمنى) ھەرگىز بۇزۇۋەتمايمەن، دېدى. بۇ ئىشى داۋاملىشىۋەرگەن ئىدى ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير، مىسۋەرە ئىبنى مەخرە بىلەن ئابدۇراھمان ئىبنى ئەسۋەدكە گەپ قىلىپ: الله نىڭ نامى بىلەن سىلەر ئىككىڭلاردىن ئۆتۈنۈپ قالاي، مېنى ئائىشەنىڭ قېشىغا ئەكىرىپ قويۇڭلار ئۇنىڭ گەپ قىلماي تۇغقانچىلىقىمىزنى ئۈزۈۋېتىشى ئۇچۇن قەسەم ئىچىشى دۇرۇس ئەمەس، دېدى (ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير، ئائىشەنىڭ سىڭلىسىنىڭ ئوغلى ئىدى ھەم ئۇ ئائىشەنىڭ تەربىيىسى ئاستىدا

چوڭ بولغان) ئۇ ئىككىسى ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرنى ئائىشەنىڭ ئالدىغا باشلاپ كىلىپ ئائىشەگە: ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھى ۋەبەراكاتۇھۇ، دەپ سالام بېرىپ: بىزنىڭ كىرىشىمىزگە رۇخسەتمۇ؟ دەپ كىرىشكە ئىجازەت سورىدى. ئائىشە: كىرىڭلار، دېدى. ئۇلار: ھەممىمىزمۇ؟ دېدى. ئائىشە: ھەئە، ھەممىڭلار كىرىڭلار، دېدى. ئائىشە ئۇ ئىككىسى بىلەن ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرنىڭ بارلىقىنى بىلمەيتتى. ئۇلار ئۆيگە كىردىدە ئابدۇللاھ (ئائىشە تورۋاتقان) پەردىنىڭ ئىچىگە كىرىپلا ئائىشەنىڭ بويىنىغا ئېسىلىپ يىغلاپ تۇرۇپ ئۇنىڭدىن ئۆزىنى ئەپۇ قىلىۋېتىشنى ئۆتۈندى. مىسۋەر بىلەن ئابدۇراھمانمۇ ئائىشەدىن ئۇنى كەچۈرۈۋېتىپ ئۇنىڭغا گەپ قىلىشنى ئۆتۈندى ۋە ئائىشەگە سىزمۇ بىلىسىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام گەپ قىلماي تاشلىۋېتىشتىن توسقان ۋە بىر مۇسۇلماننىڭ يەنە بىر مۇسۇلمانغا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق گەپ قىلماي تاشلىۋېتىشى دۇرۇس ئەمەس، دېدى. ئۇلار ئائىشەگە بۇ ئىشنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ يامان ئىكەنلىكىنى دەپ كۆپ نەسىھەت قىلىۋېدى، ئائىشە يىغلاپ تۇرۇپ مىسۋەرە بىلەن ئابدۇراھمانغا ئۆزىنىڭ قەسەم ئىچكەنلىكىنى قەسەمنى بۇزۇشنىڭ يامان ئىكەنلىكىنى دېدى. ئۇ ئىككىسى داۋاملىق ئائىشەگە نەسىھەت قىلىۋېدى ئاخىرى ئۇ ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرگە گەپ قىلدى. ئائىشە قەسىمىنى بۇزغانلىقى ئۈچۈن قىرىق قۇل ئازاد قىلدى. ئۇ شۇنىڭدىن كېيىن قەسىمىنى ئەسلەپ يىغلاپ ھەتتا ياشلىرى ياغلىقىنى ھۆل قىلىۋەتتى. [بۇخارىدىن]

1860/53 ـ وعَنْ عُقْبَةَ بنِ عامِرٍ رضي اللَّه عنْهُ أَنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم خَرجَ إِلَى قَتْلَى أُحُدٍ. فَصلَّى علَيْهِمْ بعْد ثَمان سِنِين كالمودِّع للأحْياءِ والأمْواتِ، ثُمَّ طَلَعَ إلى المِنْبر، فَقَالَ: «إِنِّي بيْنَ أَيْدِيكُمْ فَرَطٌ وأَنَا شهيد علَيْكُمْ وإِنَّ موْعِدَكُمُ الْحوْضُ، وَإِنِّي لأَنْظُرُ إليه مِنْ مَقامِي هَذَا، وإِنِّي لَسْتُ أَخْشَى عَلَيْكُمْ أَنْ تُشْرِكُوا، ولَكِنْ أَخْشَى عَلَيْكُمُ الدُّنيا أَنْ تَنَافَسُوهَا» قَالَ: فَكَانَتْ آخِرَ نَظْرَةٍ نَظَرْتُهَا إِلَى رَسُولِ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ: «وَلَكِنِّي أَخْشَى علَيْكُمْ الدُّنيَا أَنْ تَنَافَسُوا فِيهَا، وتَقْتَتِلُوا فَتَهْلِكُوا كَما هَلَكَ منْ كَان قَبْلَكُمْ» قَالَ عُقبةُ: فكانَ آخِر ما رَأَيْتُ رَسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم عَلَى المِنْبرِ.

وفي رِوَايةٍ قال: «إِنِّي فَرطٌ لَكُمْ وأَنَا شَهيدٌ علَيْكُمْ، وَإِنِّي واللَّه لأَنْظُرُ إِلَى حَوْضِي الآنَ، وإِنِّي أُعْطِيتُ مَفَاتِيحَ خَزَائِنِ الأرضِ، أَوْ مَفَاتِيحَ الأَرْضِ، وَإِنِّي واللَّهِ مَا أَخَافُ علَيْكُمْ أَنْ تُشْرِكُوا بعْدِي ولَكِنْ أَخَافُ علَيْكُمْ أَنْ تَنَافَسُوا فِيهَا».

**1860/53** ـ ئۇقبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇھۇد غازىتىدىن سەككىز يىل كېيىن ئۇھۇدقا بېرىپ ئۇھۇد شېھىتلىرىگە خۇددى ئۆلگەنلەر ۋە تىرىكلەر بىلەن ۋىدالىشىۋاتقاندەك دۇئا قىلدى، ئاندىن مۇنبەرگە چىقىپ: «مەن سىلەرنىڭ ئالدىڭلاردا بېرىپ مەنزىلدە كۈتۈپ تۇرغۇچىمەن، مەن سىلەرنىڭ گۇۋاھچىڭلاردۇرمەن، سىلەرنىڭ چۈشىدىغان جايىڭلار ھەۋزى كەۋسەردۇر. مەن مۇشۇ جايىمدا تۇرۇپ ئۇنى كۆرۈپ تۇرۇۋېتىمەن. مەن سىلەرنىڭ مەندىن كېيىن مۇشرىك بولۇپ كېتىشىڭلاردىن قورقمايمەن. سىلەرنىڭ دۇنياغا بېرىلىپ، ئۇنىڭدا بەسلىشىشىڭلاردىن قورقىمەن» دېدى. ئۇقبە: بۇ مېنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئاخىرقى قېتىم كۆرۈشۈم بولۇپ قالغان ئىدى، دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «لېكىن مەن سىلەرنىڭ دۇنياغا بېرىلىپ بىر ـ بىرىڭلارنى ئۆلتۈرۈشۈپ، خۇددى سىلەردىن ئىلگىرىكىلەر ھالاك بولغاندەك، ھالاك بولۇشىڭلاردىن قورقىمەن» دېگەن. ئۇقبە: بۇ مېنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى مۇنبەر ئۈستىدە ئاخىرقى قېتىم كۆرۈشۈم بولۇپ قالدى دېدى، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «مەن سىلەردىن ئىلگىرى بېرىپ تۇرغۇچى ۋە سىلەرگە گۇۋاھچىدۇرمەن، الله غا قەسەمكى، مەن ھازىر ھەۋزىمىزگە قاراپ تۇرۇۋېتىمەن، ماڭا زېمىندىكى خەزىنىلەرنىڭ ئاچقۇچى بېرىلدى (يەنى كېلەچەكتە سىلەرگە بېرىلىدۇ). الله بىلەن قەسەمكى مەن سىلەرنىڭ مەندىن كېيىن مۇشرىك بولۇپ كېتىشىڭلاردىن قورقمايمەن. لېكىن سىلەرنىڭ دۇنياغا بېرىلىپ كېتىشىڭلاردىن قورقىمەن».

1861/54 ـ وعَنْ أَبي زَيْدٍ عمْرُو بنِ أَخْطَبَ الأَنْصَارِيِّ رضي اللَّه عَنْهُ قَال: صلَّى بنا رَسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم الْفَجْر، وَصعِدَ المِنْبَرَ، فَخَطَبَنَا حَتَّى حَضَرَتِ الظُّهْرُ، فَنَزَل فَصلَّى. ثُمَّ صَعِدَ المِنْبَر حَتَّى حَضَرَتِ العصْرُ، ثُمَّ نَزَل فَصَلَّى، ثُمَّ صعِد المنْبر حتى غَرَبَتِ الشَّمْسُ، فَأَخْبرنا مَا كان ومَا هُوَ كائِنٌ، فَأَعْلَمُنَا أَحْفَظُنَا. رواهُ مُسْلِمٌ.

**1861/54** ـ ئەبۇزەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: بىزگە بامداتنى ئوقۇپ بېرىپ مۇنبەرگە چىقىپ سۆزلىدى، ھەتتا پېشىن ۋاقتى كىرىپ قېلىۋىدى، چۈشۈپ بىز بىلەن پېشىننى ئوقۇپ بولۇپ يەنە مۇنبەرگە چىقىپ ئەسىرگىچە خۇتبە سۆزلىدى، ئەسىرنى ئوقۇپ بولۇپ يەنە مۇنبەرگە چىقىپ كۈن ئولتۇرغىچە بۇ جەرياندا سۆزلىدى، خۇتبە ئوقۇشتا بىزگە بولۇپ بولغان ۋە بولىدىغان ئىشلاردىن خەۋەر بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇ قېتىمقى سۆزلىرىنى ئەڭ كۆپ ياد ئېلىۋالغۇچىلار ئارىمىزدىكى ئەڭ ئالىملىرىمىز ئىدى. [مۇسلىمدىن]

1862/55 ـ وعنْ عائِشَةَ رضي اللَّه عَنْهَا قَالَتْ: قال النبي صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «مَنْ نَذَرَ أَن يُطِيع اللَّه فَلْيُطِعْهُ، ومَنْ نَذَرَ أَنْ يعْصِيَ اللَّه، فلا يعْصِهِ» رواهُ البُخاري.

**1862/55** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى الله غا بويسۇنۇشنى نەزر قىلسا الله غا بويسۇنسۇن، كىمكى الله غا ئاسىي بولۇشقا نەزر قىلغان بولسا الله غا ئاسىي بولمىسۇن». [بۇخارىدىن]

1863/56 ـ وَعنْ أُمِّ شَرِيكٍ رضي اللَّه عنْهَا أن رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أمرهَا بِقَتْلِ الأَوزَاغ، وقَال: «كَانَ ينْفُخُ علَى إِبْراهِيمَ» متفقٌ عَلَيْهِ.

**1863/56** ـ ئۇممۇ شەرىك رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پاتمىچۇقلارنى ئۆلتۈرۈشكە بۇيرۇپ مۇنداق دېگەن: «ئۇ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا ئوت پۈۋلىگەن». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1864/57 ـ وَعنْ أَبي هُريرة رضي اللَّهُ عنْهُ قَال: قَالَ رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ قَتَلَ وزَغَةً في أَوَّلِ ضَرْبَةٍ، فَلَهُ كَذَا وَكَذَا حسنَةً، وَمَنْ قَتَلَهَا في الضَّرْبَةِ الثَّانِية، فَلَهُ كَذَا وكَذَا حَسنَةً دُونَ الأُولَى، وإِنَّ قَتَلَهَا في الضَّرْبةِ الثَّالِثَةِ، فَلَهُ كَذاَ وَكَذَا حَسَنَةً».

وفي رِوَايةٍ: «مَنْ قَتَلَ وزَغاً في أوَّلِ ضَرْبَةٍ، كُتِبَ لَهُ مائةُ حسَنَةٍ، وَفي الثَّانِيَةِ دُونَ ذَلِكَ، وفي الثَّالِثَةِ دُونَ ذَلِكَ». رواه مسلم.

**1864/57** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى پاتمىچۇقنى بىر ئۇرۇشتىلا ئۆلتۈرسە، ئۇنىڭغا مۇنداق ـ مۇنداق ساۋاب بولىدۇ، كىمكى ئىككىنچى ئۇرۇشتا ئۆلتۈرسە مۇنداق ـ مۇنداق ئاۋۋالقىدىن ئازراق ساۋاب بولىدۇ، ئۈچىنچى ئۇرۇشتا ئۆلتۈرسە مۇنداق ـ مۇنداق ساۋاب بولىدۇ»

يەنە بىر رىۋايەتتە: «كىمكى پاتمىچۇقنى بىر ئۇرۇشتىلا ئۆلتۈرسە 100 ساۋاب ئىككى ئۇرۇشتا ئۆلتۈرسە ئۇنىڭدىن ئازراق، ئۈچىنچى ئۇرۇشتا ئۆلتۈرسە ئۇنىڭدىن ئازراق ساۋاب بولىدۇ» دېيىلگەن. [مۇسلىمدىن]

**1865/58** ـ وَعَنْ أبي هُرَيْرَةَ رضي اللّه عَنْهُ أنَّ رسُول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «قَال رَجُلٌ لأتَصدقَنَّ بِصَدقَةٍ، فَخَرجَ بِصدقَته، فَوَضَعَهَا في يَدِ سَارِقٍ، فَأصْبحُوا يتَحدَّثُونَ: تَصَدِّقَ الليلة علَى سارِقٍ، فَقَالَ: اللَّهُمَّ لَكَ الْحَمْدُ لأتَصَدَّقَنَّ بِصَدَقَةٍ، فَخَرَجَ بِصَدقَتِهِ، فَوَضَعَهَا في يدِ زانِيةٍ، فَأصْبَحُوا يتَحدَّثُونَ تُصُدِّقَ اللَّيْلَةَ عَلَى زَانِيَةٍ، فَقَالَ: اللَّهُمَّ لَكَ الْحَمدُ عَلَى زانِيَةٍ؟، لأتَصدَّقَنَّ بِصدقة، فَخَرَجَ بِصَدقَتِهِ، فَوَضعَهَا في يد غَنِي، فأصْبَحُوا يتَحدَّثونَ: تُصُدِّقَ علَى غَنِيٍّ، فَقَالَ اللَّهُمَّ لَكَ الْحَمْدُ علَى سارِقٍ، وعَلَى زَانِيَةٍ، وعلَى غَنِي، فَأتِيَ فَقِيل لَهُ: أمَّا صدَقَتُكَ علَى سَارِقٍ فَلَعَلَّهُ أنْ يَسْتِعِفَّ عنْ سرِقَتِهِ، وأمَّا الزَّانِيةُ فَلعلَّهَا تَسْتَعِفَّ عَنْ زِنَاهَا، وأمّا الْغنِيُّ فَلَعلَّهُ أنْ يعْتَبِر، فَيُنْفِقَ ممَّا آتَاهُ اللّهُ» رَواهُ البخاري بلفظِهِ، وَمُسْلِمٌ بِمعَنَاهُ.

**1865/58** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر كىشى سەدىقە قىلىمەن دەپ سەدىقىسىنى ئېلىپ چىقىپ بىر ئوغرىغا بېرىپ قويۇپتۇ. تاڭ ئاتقاندا كىشىلەر بۇگۈن كېچە بىر ئوغرىغا سەدىقە بېرىلىپتۇ دېيىشىپتۇ. سەدىقە بەرگۈچى: ئى الله! ساڭا ھەمدىلەر بولسۇن، دەپ مەن يەنە سەدىقە قىلماقچى بولۇپ، دەپ سەدىقىسىنى ئېلىپ چىقىپ بىر پاھىشە ئايالنىڭ قولىغا بېرىپ قويۇپتۇ. تاڭ ئاتقاندا كىشىلەر بۇگۈن كېچە بىر پاھىشە ئايالغا سەدىقە بېرىلىپتۇ، دېيىشىپتۇ. ئۇ كىشى: ئى الله! ساڭا ھەمدىلەر بولسۇن، سەدىقە زىناخورغا كېتىپ قاپتۇ. مەن يەنە سەدىقە بېرەي دەپ چىقىپ سەدىقىسىنى بىر بايغا بېرىپ قويۇپتۇ. تاڭ ئاتقاندا كىشىلەر بايغا سەدىقە بېرىلىپتۇ دېيىشىپتۇ. ئۇ: ئى الله! ساڭا ھەمدىلەر بولسۇن، سەدىقەم ئوغرى، پاھىشە ئايال ۋە بايلارغا بېرىلىپتۇ، دەپتۇ. كېيىن ئۇ كىشىگە چۈشىدە مۇنداق دېيىلىپتۇ. سېنىڭ ئوغرىغا بېرىپ قويغان سەدىقەڭگە كەلسەك، ئۇ ئۇنىڭ ئوغرىلىق يولىدىن يېنىشىغا. پاھىشە ئايالغا بەرگەن سەدىقەڭگە كەلسەك ئۇ ئۇنىڭ زىنا قىلىشتىن يېنىپ ئىپپەتلىك بولۇشىغا، بايغا بەرگەن سەدىقەڭگە كەلسەك بايىنىڭ سەندىن ئۆلگە ئېلىپ الله ئۇنىڭغا بەرگەن نەرسىلەردىن الله يولىدا سەرپ قىلىشىغا سەۋەبچى بولۇشى مۇمكىن». [بۇخارىدىن]

**1866/59** ـ وعنه قال كنا مع رسول اللّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في دعوة فرفع إليه الذراع وكانت تُّعجبه فَنَهسَ منها نَهسَةَ وقال: أنا سيد الناس يوم الْقِيَامَةِ، هَلْ تَدْرُونَ مِمَّ ذَاكَ؟ يَجْمعُ اللّه الأوَّلِينَ والآخِرِينَ في صعِيدٍ وَاحِدِ، فيبصرهم النَّاظِرُ، وَيُسمِعُهُمُ الدَّاعِي، وتَدْنُو مِنْهُمُ الشَّمْسُ، فَيَبْلُغُ النَّاسُ مِنَ الْغَمِّ والْكَرْبِ مَالاَ

يُطيقُونَ وَلاَ يحْتَمِلُونَ، فَيَقُولُ النَّاسُ: أَلاَ تَروْنَ إِلى مَا أَنْتُمْ فِيهِ، إِلَى ما بَلَغَكُمْ؟ أَلاَ تَنْظُرُونَ مَنْ يشْفَعُ لَكُمْ إِلى رَبِّكُمْ؟فيَقُولُ بعْضُ النَّاسِ لِبَعْضٍ: أَبُوكُمْ آدَمُ، ويأْتُونَهُ فَيَقُولُونَ: يَا أَدمُ أَنْتَ أَبُو الْبَشرِ، خَلَقَك اللَّه بيدِهِ، ونَفخَ فِيكَ مِنْ رُوحِهِ، وأَمَرَ المَلائِكَةَ فَسَجَدُوا لَكَ وَأَسْكَنَكَ الْجَنَّةَ، أَلا تَشْفَعُ لَنَا إِلَى ربِّكَ؟ أَلاَ تَرى مَا نَحْنُ فِيهِ، ومَا بَلَغَنَا؟ فقَالَ: إِنَّ رَبِّي غَضِبَ غضَباً لَمْ يغْضَبْ قَبْلَهُ مِثْلَهُ. ولاَ يَغْضَبُ بَعْدَهُ مِثْلَهُ، وَإِنَّهُ نَهَانِي عنِ الشَّجَرَةِ، فَعَصَيْتُ. نَفْسِي نَفْسِي نَفْسي. اذهَبُوا إِلَى غَيْرِي، اذْهَبُوا إِلَى نُوحٍ. فَيَأْتُونَ نُوحاً فَيقُولُونَ: يَا نُوحُ، أَنْتَ أَوَّلُ الرُّسُلِ إِلى أَهْلِ الأَرْضِ، وَقَدْ سَمَّاك اللَّه عَبْداً شَكُوراً، أَلا تَرى إِلَى مَا نَحْنُ فِيهِ، أَلاَ تَرَى إِلَى مَا بَلَغَنَا، أَلاَ تَشْفَعُ لَنَا إِلَى رَبِّكَ؟ فَيَقُولُ: إِنَّ ربِّي غَضِبَ الْيوْمَ غَضَباً لمْ يَغْضَبْ قَبْلَهُ مِثْلَهُ، ولَنْ يَغْضَبَ بَعْدَهُ مِثْلَهُ، وَأَنَّهُ قدْ كانَتْ لِي دَعْوةٌ دَعَوْتُ بِهَا عَلَى قَوْمِي، نَفْسِي نَفْسِي نَفْسِي، اذْهَبُوا إِلَى غَيْرِي اذْهَبُوا إِلَى إِبْرَاهِيمَ. فَيْأْتُونَ إِبْرَاهِيمَ فَيَقُولُونَ: يَا إِبْرَاهِيمُ أَنْتَ نَبِيُّ اللَّهِ وَخَلِيلُهُ مِنْ أَهْلِ الأَرْضِ، اشْفَعْ لَنَا إِلَى رَبِّكَ، أَلاَ تَرَى إِلَى مَا نَحْنُ فِيهِ؟ فَيَقُولُ لَهُمْ: إِنَّ ربِّي قَدْ غضِبَ الْيَوْمَ غَضباً لَمْ يَغْضَبْ قَبْلَهُ مِثْلَهُ، ولَنْ يَغْضَبَ بَعْدَهُ مِثْلَهُ وَإِنِّي كُنْتُ كَذَبْتُ ثَلاَث كَذْبَاتٍ نَفْسِي نَفْسِي نَفْسِي، اذْهَبُوا إِلَى غَيْرِي، اذْهَبُوا إِلَى مُوسَى. فَيأْتُونَ مُوسَى، فَيقُولُون: يا مُوسَى أَنْت رسُولُ اللَّه، فَضَّلَكَ اللَّه بِرِسالاَتِهِ وبِكَلاَمِهِ على النَّاسِ، اشْفعْ لَنَا إِلَى رَبِّكَ، أَلاَ تَرَى إِلى مَا نَحْنُ فِيهِ؟ فَيَقول إِنَّ ربِّي قَدْ غَضِبَ الْيَوْمَ غَضَباً لَمْ يَغْضَبْ قَبْلَهُ مِثْلَهُ، وَلَنْ يَغْضَبَ بَعْدَهُ مِثْلَهُ وَإِنِّي قَدْ قَتَلْتُ نَفْساً لَمْ أُومرْ بِقَتْلِهَا. نَفْسِي نَفْسِي نَفْسِي، اذْهَبُوا إِلَى غَيْرِي، اذْهَبُوا إِلَى عِيسى. فَيَأْتُونَ عِيسَى. فَيقُولُونَ: يا عِيسى أَنْتَ رَسُولُ اللَّهِ وَكلمتُهُ أَلْقَاهَا إِلَى مَريم ورُوحٌ مِنْهُ وَكَلَّمْتَ النَّاسَ في المَهْدِ. اشْفَعْ لَنَا إِلَى رَبِّكَ. أَلاَ تَرَى مَا نَحْنُ فِيهِ، فيَقولُ: : إِنَّ ربِّي قَدْ غَضِبَ الْيَوْمَ غَضَباً لَمْ يَغْضَبْ قَبْلَهُ مِثْلَهُ، وَلَنْ يَغْضَبَ بَعْدَهُ مِثْلَهُ، وَلَمْ يَذْكُرْ ذنْباً، نَفْسِي نَفْسِي نَفْسِي، اذْهَبُوا إِلَى غَيْرِي، اذْهَبُوا إِلَى مُحمَّد صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم.

وفي روايةٍ: «فَيَأْتُونِي فيَقُولُونَ: يَا مُحَمَّدُ أَنْتَ رسُولُ اللَّهِ، وَخاتَمُ الأَنْبِياءَ، وقَدْ غَفَرَ اللَّه لَكَ ما تَقَدَّمَ مِنْ ذَنْبِكَ وَما تَأَخَّر، اشْفَعْ لَنَا إِلَى ربِّكَ، أَلاَ تَرَى إِلَى ما نَحْنُ فِيهِ؟ فَأَنْطَلِقُ، فَآتي تَحْتَ الْعَرْشِ، فأَقَعُ سَاجِداً لِربِّي» ثُمَّ يَفْتَحُ اللَّه عَلَيَّ مِنْ مَحَامِدِهِ، وحُسْنِ الثَّنَاءِ عَلَيْهِ شَيْئاً لِمْ يَفْتَحْهُ عَلَى أَحَدٍ قَبْلِي ثُمَّ يُقَالُ: يَا مُحَمَّدُ ارفَع رأْسكَ، سَلْ تُعْطَهُ، وَاشْفَعْ تُشَفَّعْ، فَأَرفَعُ رَأْسِي، فَأَقُولُ أُمَّتِي يَاربِّ، أُمَّتِي يَارَبِّ، فَيُقَالُ: يامُحمَّدُ أَدْخِلْ مِنْ أُمَّتك مَنْ لاَ حِسَابَ عَلَيْهِمْ مِنَ الْبابِ الأَيْمَنِ مِنْ أَبْوَابِ الْجَنَّةِ وهُمْ شُركَاءُ النَّاسِ فِيمَا سِوىَ ذَلِكَ مِنَ الأَبْوَابِ» ثُمَّ قال: «وَالَّذِي نَفْسِي بِيدِهِ إِنَّ مَا بَيْنَ المصراعَيْنِ مِنْ مَصَارِيعِ الْجَنَّةِ كَمَا بَيْن مَكَّةَ وَهَجر، أَوْ كَمَا بَيْنَ مَكَّةَ وَبُصْرَى» متفقٌ عليه.

**1866/59** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن تەكلىپ قىلغان زىياپەتتە بىللە ئىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا قوينىڭ ئالدى پۇتى كەلتۈرۈلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قوينىڭ ئالدى پۇت گۆشىنى يېيىشكە ئامراق ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر چىشلەم يېگەندىن كېيىن، مۇنداق دېدى: «قىيامەت كۈنى، مەن ئىنسانىيەتنىڭ خوجىسى، نېمىشقا شۇنداق بولىدىغانلىقىنى بىلەمسىلەر؟ اللہ بۇرۇن ۋە كېيىن

ياشىغان بارلىق ئىنسانلارنى بىر ئورۇنغا يىغىدۇ. ئۇلار ئۆزئارا كۆرەلەيدۇ ۋە ئاڭلىيالايدۇ. قۇياش ئىنسانغا ناھايىتى يېقىن قىلىنىدۇ، ئىنسانلارنى ئۇلار تاقەت قىلالايدىغان ئېغىرچىلىق ۋە غەملەر باسىدۇ كىشىلەر: «سەن ئۆزەڭنىڭ نەتىجىسى قانداق بولىدىغانلىقىنى بىلەلمەيسەن، اللە نىڭ ئالدىدا ساڭا شاپائەت قىلىدىغان بىرەر كىشىنى تاپمامسەن؟ دېيىشىپ كېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئاتاڭلار ئادەم دېيىشىپ ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: «سەن بولساڭ ئىنسانلارنىڭ ئاتىسى، اللە سېنى ئۆز قولى بىلەن ياراتقان، ساڭا ئۆزى جان كىرگۈزگەن، پەرىشتىلەرنى ساڭا سەجدە قىلدۇرغان ۋە سېنى جەننەتتە تۇرغۇزغان، شۇنىڭ ئۈچۈن پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئالدىدا بىزگە شاپائەت تەلەپ قىلمامسەن؟ بىزگە كەلگەن ئېغىرچىلىقنى كۆرمەيۋاتامسەن؟ دەيدۇ. ئادەم ئەلەيھىسسالام: ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىم بۈگۈن بۇنىڭدىن ئىلگىرى ۋە كېيىنمۇ ئاچچىقلانمايدىغان دەرىجىدە ئاچچىقلاندى. اللە مېنى (جەننەتتىكى) بىر مېۋىنى يېيىشتىن توسقان ئىدى. مەن (ئۇ مېۋىنى يەپ) ئۇنىڭغا ئاسىيلىق قىلدىم. مەنمۇ ئۆزەمنىڭ ھالى بىلەن دېگەن گەپنى ئۈچ قېتىم دەپ، سىلەر مەندىن باشقىنىڭ يەنى نۇھنىڭ قېشىغا بېرىڭلار، دەيدۇ. ئۇلار نۇھنىڭ ئالدىغا كېلىپ: ئى نۇھ! سەن زېمىنغا ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ تۇنجىسى، ھەقىقەتەن اللە سېنى شۈكرى قىلغۇچى بەندە دەپ ئاتىدى. بىزنىڭ ھالىمىزنى كۆرمىدىڭمۇ؟ پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئالدىدا بىزگە شاپائەت تەلەپ قىلمامسەن؟ دەيدۇ. نۇھ: « پەرۋەردىگارىم ھەقىقەتەن بۈگۈن بۇنىڭدىن ئىلگىرى ۋە كېيىنمۇ ئاچچىقلانمايدىغان دەرىجىدە ئاچچىقلاندى. مېنىڭ بىر دۇئايىم بار ئىدى، مەن ئۇ دۇئا بىلەن قەۋمىمنىڭ يوقىلىشىغا دۇئا قىلىپ بولدۇم. مەنمۇ ئۆزەمنىڭ ھالى بىلەن دېگەن گەپنى ئۈچ قېتىم دەپ، سىلەر مېنىڭدىن باشقا بىرىنىڭ يېنىغا يەنى ئىبراھىمنىڭ قېشىغا بېرىڭلار، دەيدۇ. ئۇلار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىدۇ ۋە: ئى اللە نىڭ ئەلچىسى! ئىبراھىم، سەن بولساڭ اللە نىڭ زېمىن ئەھلىدىن بولغان دوستى، بىزگە شاپائەت قىلىپ، بۇ كۈلپەتتىن قۇتۇلدۇرساڭ، دەيدۇ. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام: پەرۋەردىگارىم ھەقىقەتەن بۈگۈن بۇنىڭدىن ئىلگىرى ۋە كېيىنمۇ ئاچچىقلانمايدىغان دەرىجىدە ئاچچىقلاندى، ھاياتىمدا ئۈچ ئېغىز يالغان سۆز قىلىپ قويغانلىقىم ئۈچۈن قاتتىق خىجىلمەن، مەنمۇ ئۆزەمنىڭ ھالى بىلەن دېگەن گەپنى ئۈچ قېتىم دەپ، سىلەر مېنىڭدىن باشقا بىرسىنىڭ يەنى مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا بېرىڭلار» دەيدۇ.

ئۇلار مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىدۇ ۋە: «ئى اللە نىڭ ئەلچىسى مۇسا! سەن بولساڭ اللە بىۋاسىتە سۆزلەشكەن ۋە تەۋرات نازىل قىلىنغان پەيغەمبىرسەن، بىزگە شاپائەت قىلىپ، بۇ كۈلپەتتىن قۇتۇلدۇرساڭ» دەيدۇ.

مۇسا ئەلەيھىسسالام: «پەرۋەردىگارىم ھەقىقەتەن بۈگۈن بۇنىڭدىن ئىلگىرى ۋە كېيىنمۇ ئاچچىقلانمايدىغان دەرىجىدە ئاچچىقلاندى، مەن ئۆلتۈرۈشكە بۇيرۇلمىغان بىر ئادەمنى ئۆلتۈرۈپ قويغان ئىدىم، مەنمۇ ئۆزەمنىڭ ھالى بىلەن دېگەن گەپنى ئۈچ قېتىم دەپ، سىلەر ئىسانىڭ ئالدىغا بېرىڭلار، دەيدۇ.

ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىدۇ ۋە: ئى اللە نىڭ ئەلچىسى ئىسا، سەن بولساڭ اللە نىڭ كەلىمىسى ۋە اللە تەرىپىدىن بولغان روھ، بۆشۈكتە سۆزلىگەن پەيغەمبەر، بىزگە شاپائەت قىلىپ، بۇ كۈلپەتتىن قۇتۇلدۇرساڭ» دەيدۇ.

ئىسا ئەلەيھىسسالام: پەرۋەردىگارىم ھەقىقەتەن بۈگۈن بۇنىڭدىن ئىلگىرى ۋە كېيىنمۇ ئاچچىقلانمايدىغان دەرىجىدە ئاچچىقلاندى (دەپ بولۇپ) ئۆزىنىڭ سەۋەنلىكلىرىنى تىلغا ئالماي مەنمۇ

ئۆزەمنىڭ ھالى بىلەن دېگەن گەپنى ئۈچ قېتىم دەپ، سىلەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا بېرىڭلار، دەيدۇ.

شۇنىڭ بىلەن ئۇلار مېنىڭ ئالدىمغا كېلىدۇ ۋە: ئى رەسۇلۇللاھ! سەن بولساڭ پەيغەمبەرنىڭ تۈگۈنچىسى، ئىلگىرىكى ۋە كېيىنكى گۇناھلىرىڭنى الله كەچۈرگەن بەندە، الله نىڭ ئالدىدا بىزگە شاپائەت قىلىپ، بۇ كۈلپەتتىن قۇتۇلدۇرساڭ، دەيدۇ.

يولغا چىقىپ ئەرشنىڭ تەكتىگە كېلىمەن ۋە رەببىمگە سەجدە قىلىمەن. سەجدىدە الله خالىغان چاغقىچە تۇرىمەن. ئاندىن الله ماڭا مېنىڭدىن ئىلگىرى ھېچكىمگە بىلدۈرمىگەن ھەمدۇسانا ئېيتىشنى بىلدۈرىدۇ (مەن شۇ كەلىمىلەر بىلەن ھەمدۇسانا ئېيتىمەن): «ئى مۇھەممەد! بېشىڭنى كۆتۈرگىن، سورىغىنىڭنى بېرىمەن. گېپىڭگە قۇلاق سالىمەن. شاپائىتىڭنى قوبۇل قىلىمەن» دەيدۇ. بېشىمنى سەجدىدىن كۆتۈرىمەن. ئاندىن مەن: «ئى الله ! ئۈممىتىمگە مەغپىرەت قىلغىن. ئى الله، ئۈممىتىمنى كەچۈرگىن دەيمەن» .

الله تائالا: «ئى مۇھەممەد! سەن سوئال - سوراق قىلىنمايدىغان ئۈممىتىڭنى باشلاپ، ئوڭ تەرەپتىكى ئىشىك بىلەن جەننەتكە كىرگىن، قالغان ئىشىكلەر باشقىلارنىڭ كىرىشىگە قالدۇرۇلىدۇ - دەيدۇ.

ئەڭ ئاخىرىدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «جېنىم ئىلكىدە بولغان الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، جەننەتنىڭ ئىككى ئىشىكىنىڭ ئارىلىقى، مەككە بىلەن بەھرەيىندىكى ھەجەر دېگەن يەرنىڭ ئارىلىقىدەك كەڭ ئىدى، دەيدۇ ياكى مەككە بىلەن سۈرىيەدىكى بۇسرانىڭ ئارىلىقىدەك كەڭ ئىدى» دېگەن. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1867/60 - وعَن ابْنِ عَبَّاسٍ رَضِيَ اللَّه عَنْهُمَا قَالَ: جاءَ إِبْرَاهِيمُ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم بِأُمِّ إِسْمَاعِيل وَبابنِهَا إِسْمَاعِيلَ وَهِي تُرْضِعُهُ حَتَّى وَضَعَهَا عِنْدَ الْبَيْتِ عِنْدَ دَوْحَةٍ فوْقَ زَمْزَمَ في أَعْلَى المسْجِدِ، وَلَيْسَ بمكَّةَ يَوْمئذٍ أَحَدٌ وَلَيْسَ بِهَا مَاءٌ، فَوضَعَهَمَا هُنَاكَ، ووضع عِنْدَهُمَا جِرَاباً فِيه تَمرٌ، وسِقَاء فيه ماءٌ. ثُمَّ قَفى إِبْرَاهِيمُ مُنْطَلِقاً، فتَبِعتْهُ أُمُّ إِسْمَاعِيل فَقَالَتْ: يا إِبْراهِيمُ أَيْنَ تَذْهَبُ وتَتْرُكُنَا بهَذا الْوادِي الذي ليْسَ فِيهِ أَنيسٌ ولاَ شَيءٌ؟ فَقَالَتْ لَهُ ذَلكَ مِراراً، وجعل لاَ يلْتَفِتُ إِلَيْهَا، قَالَتْ لَه: آللَّهُ أَمركَ بِهذَا؟ قَالَ: نَعَمْ. قَالَت: إِذًا لا يُضَيِّعُنا، ثُمَّ رجعتْ. فَانْطَلَقَ إِبْراهِيمُ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم، حَتَّى إِذا كَانَ عِنْدَ الثَّنِيَّةِ حيْثُ لا يَروْنَهُ. اسْتَقْبل بوجْههِ الْبيْتَ، ثُمَّ دعا بِهَؤُلاءِ الدَّعواتِ، فرفَعَ يدَيْه فقَالَ: ﴿رَّبَّنَا إِنِّي أَسْكَنْتُ مِنْ ذُرِّيَّتِي بِوادٍ غَيْرِ ذِي زَرْعٍ﴾ حتَّى بلَغَ ﴿يشْكُرُونَ﴾. وجعلَتْ أُمُّ إِسْمَاعِيل تُرْضِعُ إِسْماعِيل، وتَشْرَبُ مِنْ ذَلِكَ المَاءِ، حتَّى إِذَا نَفِدَ ما في السِّقَاءِ عطشت وعَطِش ابْنُهَا، وجعلَتْ تَنْظُرُ إِلَيْهِ يتَلوَّى أَوْ قَالَ: يتَلَبَّطُ فَانْطَلَقَتْ كَراهِيةَ أَنْ تَنْظُر إِلَيْهِ، فَوجدتِ الصَّفَا أَقْرَبَ جبَلٍ في الأَرْضِ يلِيهَا، فَقَامتْ علَيْهِ، ثُمَّ استَقبَلَتِ الْوادِيَ تَنْظُرُ هَلْ تَرى أَحداً؟ فَلَمْ تَر أَحداً. فهَبطَتْ مِنَ الصَّفَا حتَّى إِذَا بلَغَتِ الْوادِيَ، رفَعتْ طَرفَ دِرْعِها، ثُمَّ سَعتْ سعْي الإِنْسانِ المجْهُودِ حتَّى جاوزَتِ الْوَادِيَ، ثُمَّ أَتَتِ المرْوةَ، فقامتْ علَيْهَا، فنَظَرتْ هَلْ تَرى أَحَداً؟ فَلَمْ تَر أَحَداً، فَفَعَلَتْ ذَلِكَ سَبْعَ مرَّاتٍ. قَال ابْنُ عبَّاسٍ رَضِي اللَّه عنْهُمَا: قَال النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «فَذَلِكَ سعْيُ النَّاسِ بيْنَهُما». فلَمَّا أَشْرفَتْ علَى المرْوةِ سَمِعتْ

صوتاً، فَقَالَتْ: صهْ تُرِيدُ نَفْسهَا ثُمَّ تَسمعَتْ، فَسمِعتْ أَيْضاً فَقَالتْ: قَدْ أَسْمعْتَ إِنْ كَانَ عِنْدكَ غَواثٌ. فأَغِث. فَإِذَا هِي بِالمَلَكِ عِنْد موْضِعِ زمزَم، فَبحث بِعقِبِهِ أَوْ قَال بِجنَاحِهِ حَتَّى ظَهَرَ المَاءُ، فَجعلَتْ تُحوِّضُهُ وَتَقُولُ بِيدِهَا هَكَذَا، وجعَلَتْ تَغْرُفُ المَاءَ فِي سِقَائِهَا وهُو يفُورُ بَعْدَ ما تَغْرفُ وفي روايةٍ: بِقَدرِ ما تَغْرفُ. قَال ابْنُ عبَّاسٍ رضِيَ اللَّه عَنْهُمَا: قالَ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «رحِمِ اللَّه أُمَّ إِسماعِيل لَوْ تَركْت زَمزَم أَوْ قَالَ: لوْ لَمْ تَغْرِفْ مِنَ المَاءِ، لَكَانَتْ زَمْزَمُ عيْناً معِيناً قَال فَشَرِبتْ، وَأَرْضَعَتْ وَلَدهَا. فَقَال لَهَا المَلَكُ: لاَ تَخَافُوا الضَّيْعَة فَإِنَّ هَهُنَا بَيْتاً للَّهِ يبنيه هَذَا الْغُلاَمُ وأَبُوه، وإِنَّ اللَّه لا يُضيِّعُ أَهْلَهُ، وكَانَ الْبيْتُ مُرْتَفِعاً مِنَ الأَرْضِ كَالرَّابِيةِ تأْتِيهِ السُّيُولُ، فتَأْخُذُ عنْ يمِينِهِ وَعَنْ شِمالِهِ. فَكَانَتْ كَذَلِكَ حتَّى مرَّتْ بِهِمْ رُفْقَةٌ مِنْ جُرْهُمْ، أَو أَهْلُ بيْتٍ مِنْ جُرْهُمٍ مُقْبِلِين مِنْ طَرِيقِ كَدَاءَ، فَنَزَلُوا فِي أَسْفَلِ مَكَةَ، فَرَأَوْا طَائراً عائفاً فَقَالُوا: إِنَّ هَذا الطَّائِرِ لَيَدُورُ عَلى ماء لَعهْدُنَا بِهذا الوادي وَمَا فِيهِ ماءَ فَأَرسَلُوا جرِيّاً أَوْ جَرِيَّيْنِ، فَإِذَا هُمْ بِالماءِ، فَرَجَعُوا فَأَخْبَرُوهم فَأَقْبلُوا، وَأُمُّ إِسْماعِيلَ عند المَاءَ، فَقَالُوا: أَتَأْذَنِينَ لَنَا أَنْ ننزلَ عِنْدكَ؟ قَالتْ: نَعَمْ، ولكِنْ لا حَقَّ لَكُم فِي المَاءِ، قَالُوا: نَعَمْ. قَال ابْنُ عبَّاسٍ: قَالَ النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «فَأَلفى ذلكَ أُمَّ إِسماعِيلَ، وَهِي تُحِبُّ الأُنْسَ. فَنزَلُوا، فَأَرْسلُوا إِلى أَهْلِيهم فنَزَلُوا معهُم، حتَّى إِذا كَانُوا بِهَا أَهْلَ أَبياتٍ، وشبَّ الغُلامُ وتَعلَّم العربِيَّةَ مِنهُمْ وأَنْفَسَهُم وأَعجَبَهُمْ حِينَ شَبَّ، فَلَمَّا أَدْركَ، زَوَّجُوهُ امرأَةً منهُمْ، ومَاتَتْ أُمُّ إِسمَاعِيل. فَجَاءَ إِبراهِيمُ بعْد ما تَزَوَّجَ إِسماعِيلُ يُطالِعُ تَرِكَتَهُ فَلم يجِدْ إِسْماعِيل، فَسأَل امرأَتَهُ عنه فَقَالَت: خَرَجَ يبْتَغِي لَنَا وفي رِوايةٍ: يصِيدُ لَنَا ثُمَّ سأَلَها عنْ عيْشِهِمْ وهَيْئَتِهِم فَقَالَتْ: نَحْنُ بَشَرٍّ، نَحْنُ فِي ضِيقٍ وشِدَّةٍ، وشَكَتْ إِليْهِ، قَال: فإِذا جاءَ زَوْجُكِ، اقرئى عَلَيْهِ السَّلام، وقُولِي لَهُ يُغَيِّرْ عَتبةَ بابِهِ. فَلَمَّا جاءَ إِسْماعِيلُ كَأَنَّهُ آنَسَ شَيْئًا فَقَال: هَلْ جاءَكُمْ منْ أَحدٍ؟ قَالَتْ: نَعَمْ، جاءَنَا شَيْخٌ كَذا وكذا، فَسأَلَنَا عنْكَ، فَأَخْبَرْتُهُ، فَسأَلني كَيْف عيْشُنا، فَأَخْبرْتُهُ أَنَّا فِي جَهْدٍ وشِدَّةٍ. قَالَ: فَهَلْ أَوْصاكِ بِشَيْءٍ؟ قَالَتْ: نَعمْ أَمَرني أَقْرَأَ علَيْكَ السَّلامَ ويقُولُ: غَيِّرْ عَتبة بابكَ. قَالَ: ذَاكِ أَبِي وقَدْ أَمرني أَنْ أُفَارِقَكِ، الْحَقِي بِأَهْلِكِ. فطَلَّقَهَا، وتَزَوَّج مِنْهُمْ أُخْرى. فلَبِث عَنْهُمْ إِبْراهِيم ما شَاءَ اللَّه ثُمَّ أَتَاهُم بَعْدُ، فَلَمْ يجِدْهُ، فَدَخَل على امْرَأَتِهِ، فَسَأَل عنْهُ. قَالَتْ: خَرَج يبْتَغِي لَنَا. قَال: كَيْفَ أَنْتُمْ، وسأَلَهَا عنْ عيْشِهِمْ وهَيْئَتِهِمْ فَقَالَتْ: نَحْنُ بِخَيْرٍ وَسعةٍ وأَثْنتْ على اللَّهِ تَعالى، فَقَال: ما طَعامُكُمْ؟ قَالَتْ: اللَّحْمُ. قَال: فَما شَرابُكُمْ؟ قَالَتِ: المَاءُ. قَال: اللَّهُمَّ بَارِكْ لهُمْ فِي اللَّحْمِ والماءِ، قَال النَّبيُّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «ولَمْ يكنْ لهُمْ يوْمَئِذٍ حُبٌّ وَلَوْ كَانَ لهُمْ دَعَا لَهُمْ فيهِ» قَال: فَهُما لاَ يخْلُو عليْهِما أَحدٌ بِغَيْرِ مكَّةَ إِلاَّ لَمْ يُوافِقاهُ.

وفي روايةٍ فَجاءَ فَقَالَ: أَيْنَ إِسْماعِيلُ؟ فَقَالَتِ امْرأَتُهُ: ذَهبَ يَصِيدُ، فَقَالَتِ امْرأَتُهُ: أَلا تَنْزِلُ، فتَطْعَم وتَشْربَ؟ قَالَ: وما طعامُكمْ وما شَرابُكُمْ؟ قَالَتْ: طَعَامُنا اللَّحْمُ، وشَرابُنَا المَاءُ. قَال: اللَّهُمَّ بَارِكْ لَهُمْ فِي طَعامِهِمْ وشَرَابِهِمْ قَالَ: فَقَالَ أَبُو القَاسِمِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «بركَةُ دعْوةِ إِبراهِيم صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم» قَالَ: فَإِذا جاءَ زَوْجُكِ، فاقْرئي علَيْهِ السَّلاَمَ وَمُرِيهِ يُثَبِّتْ عَتبَةَ بابِهِ. فَلَمَّا جاءَ إِسْماعِيلُ، قَال: هَلْ أَتَاكُمْ منْ أَحد؟ قَالتْ: نَعَمْ، أَتَانَا شيْخٌ حَسَنُ الهَيئَةِ وَأَثْنَتْ عَلَيْهِ، فَسَأَلني عنكَ، فَأَخْبرتُهُ، فَسأَلَني كيفَ

عَيْشُنَا فَأَخبَرَتْهُ أَنَّا بخَيرٍ. قَالَ: فأَوْصَاكِ بِشَيءٍ؟ قَالَتْ: نَعَمْ، يَقْرَأُ عَلَيْكَ السَّلامَ، ويأْمُرُكَ أَنْ تُثَبِّتَ عَتَبَة بابك. قَالَ: ذَاكِ أَبي وأنتِ الْعَتَبَةُ أَمرني أَنْ أُمْسِكَكِ. ثُمَّ لَبِث عنهُمْ ما شَاءَ اللَّه، ثُمَّ جَاءَ بعْد ذلكَ وإسْماعِيلُ يبْري نَبْلاً لَهُ تَحْتَ دَوْحةٍ قريباً مِنْ زَمْزَمَ، فَلَمَّا رآهُ، قَامَ إِلَيْهِ، فَصنعَ كَمَا يصْنَعُ الْوَالِد بِالْولَدُ والولد بالْوالد، قَال: يا إِسْماعِيلُ إِنَّ اللَّه أَمرني بِأَمْرٍ، قَال: فَاصْنِعْ مَا أَمركَ ربُّكَ؟ قَال: وتُعِينُني، قَال: وأُعِينُكَ، قَالَ: فَإِنَّ اللَّه أَمرني أَنْ أَبْني بيْتاً ههُنَا، وأَشَارَ إِلى أَكَمَةٍ مُرْتَفِعةٍ على ما حَوْلَهَا فَعِنْد ذلك رَفَعَ الْقَوَاعِدَ مِنَ الْبيْتِ، فَجَعَلَ إسْماعِيل يأتي بالحِجارَةِ، وَإِبْراهِيمُ يبْني حتَّى إِذا ارْتَفَعَ الْبِنَاءُ جَاءَ بِهَذا الحجرِ فَوضَعَهُ لَهُ فقامَ عَلَيْهِ، وَهُو يبْني وإسْمَاعِيلُ يُنَاوِلُهُ الحِجَارَة وَهُما يقُولاَنِ: «ربَّنَا تَقَبَّلْ مِنَّا إِنَّكَ أَنْتَ السَّمِيعُ الْعَلِيمُ».

وفي روايةٍ: إِنَّ إِبْراهِيم خَرَج بِإِسْمَاعِيل وأُمِّ إِسْمَاعِيل، معَهُم شَنَّةٌ فِيهَا ماءٌ فَجَعَلَتْ أُم إِسْماعِيلَ تَشْربُ مِنَ الشَّنَّةِ، فَيَدِرُّ لَبَنُهَا على صبِيِّهَا حَتَّى قَدِم مكَّةَ. فَوَضعَهَا تَحْتَ دَوْحةٍ، ثُمَّ رَجَع إِبْراهِيمُ إِلى أَهْلِهِ، فاتَّبعَتْهُ أُمُّ إِسْمَاعِيلَ حَتَّى لَمَّا بلغُوا كَداءَ نادَتْه مِنْ ورائِه: يَا إِبْرَاهِيمُ إِلى منْ تَتْرُكُنَا؟ قَالَ: إِلى اللَّهِ، قَالَتْ: رضِيتُ بِاللَّهِ. فَرَجعتْ، وَجعلَتْ تَشْرَبُ مِنَ الشَّنَّةِ، وَيَدرُّ لَبَنُهَا عَلى صَبِيِّهَا حَتَّى لَمَّا فَنِي الماءُ قَالَتْ: لَوْ ذَهبْتُ، فَنَظَرْتُ لعَلِّي أُحِسُّ أَحَداً، قَالَ: فَذَهَبَتْ فصعِدت الصَّفا. فَنَظَرتْ وَنَظَرَتْ هَلْ تُحِسُّ أَحداً، فَلَمْ تُحِسَّ أَحداً، فَلَمَّا بلَغَتِ الْوادي، سعتْ، وأَتتِ المرْوةَ، وفعلَتْ ذلكَ أَشْواطاً، ثُمَّ قَالَتْ: لو ذهَبْتُ فنَظرْتُ ما فَعلَ الصَّبيُّ، فَذَهَبتْ ونَظَرَتْ، فَإِذَا هُوَ على حَالِهِ كَأَنَّهُ يَنْشَغُ للمَوْتِ، فَلَمْ تُقِرَّهَا نفْسُهَا. فَقَالَت: لَوْ ذَهَبْتُ، فَنَظَرْتُ لعلي أُحِسُّ أَحداً، فَذَهَبَتْ فصَعِدتِ الصَّفَا، فَنَظَرتْ ونَظرتْ، فَلَمْ تُحِسُّ أَحَداً حتَّى أَتَمَّتْ سَبْعاً، ثُمَّ قَالَتْ: لَوْ ذَهَبْتُ، فَنَظَرْتُ مَا فَعل. فَإِذا هِيَ بِصوْتٍ. فَقَالَتْ: أَغِثْ إِنْ كان عِنْدَكَ خيْرٌ فإِذا جِبْرِيلُ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فقَال بِعَقِبِهِ هَكَذَا، وغمزَ بِعقِبه عَلى الأَرْض، فَانْبثَقَ الماءُ فَدَهِشَتْ أُمُّ إِسْماعِيلَ فَجعلَتْ تَحْفِنُ وذكَرَ الحَدِيثَ بِطُولِهِ.

رواه البخاري بهذِهِ الرواياتِ كلها. «الدَّوْحةُ»: الشَّجرةُ الْكَبِيرةُ. قولهُ: «قَفى» أَيْ: ولَّى. «وَالجَرِيُّ»: الرسول. «وَأَلْفى» معناه: وجَد. قَوْلُهُ: «يَنْشَغُ» أَيْ: يَشْهَقُ.

**1867/60** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ھاجەر ئانىمىز ئىسمالنى تېخى ئېمىتقان مەزگىلىدە ئۇلارنى ئېلىپ سۈسىز، گۈل ـ گىياھسىز، ئادەمزاتسىز ھازىرقى بەيتۇللاھنىڭ يۇقىرى تەرىپىدىكى زەم ـ زەم قۇدۇقىنىڭ ئورنىدىكى بىر تۈپ دەرەخنىڭ ئاستىغا قالدۇرۇپ قويىدى. ئۇ چاغلاردا ئانا ـ بالىغا بىر ئاز يېگۈدەك خورما ۋە تولۇمدا سۇ، ئۇ ئىككىيلەننى شۇ جايدا قالدۇرۇپ قويۇپ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام كەتمەكچى بولدى ياندى لېكىن، ھاجەر ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئارقىدىن ئەگىشىپ كېلىپ: ئى ئىبراھىم! بىزنى بۇ گەپنى ھەمراھسىز بولمىغان، ھېچنېمە بولمىغان بىزنى تاشلاپ قويۇپ نەگە بارىسەن؟ دېدى.

ھاجەر ئىبراھىمغا بۇ گەپنى بىر نەچچە قېتىم دېدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ھاجەرگە ئۆرۈلۈپ قارىمىدى. ھاجەر: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا بۇ الله نىڭ بۇيرۇقىمۇ؟ دېدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام: ھەئە، دېدى.

ھاجەر ئۇنداق بولسا بىزنى ھەرگىز تاشلىۋەتمەيدۇ، دەپ ئارقىغا قايتىپ كەتتى.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام يۈرۈپ كەتتى تا ئۇلارنى كۆرەلمەيدىغان سەنىيە دېگەن يەرگە كەلگەندە بەيتۇللاھ تەرەپكە يۈز كەلتۈرۈپ ئىككى قولىنى كۆتۈرۈپ تۆۋەندىكى دۇئانى قىلدى: ئى پەرۋەردىگارىم! مەن ھەقىقەتەن ئۆز ئوغلۇمنى گىياھسىز چۆلدە قالدۇرۇپ، سېنىڭ دەرگاھىڭغا يېقىنلاشتۇردۇم. ئى الله ! ئۇلارنى ئۆزۈڭگە ئىبادەت قىلغۇزغايسەن! كىشىلەرنى ئۇلارغا كۆيۈندۈرگەيسەن! ئۇلارغا نازۇ نېمەتلەر ئاتا قىلىپ، ھىممىتىڭگە رەھمەت ئېيتقۇزغايسەن! ھاجەر ئىسمائىلنى ئېمىتتى ۋە سۇدىن ئىچتى. تاكى تولۇمدىكى سۇ تۈگىگەندە ھاجەر ۋە ئىسمائىل ئىككىسىلا ئۇسساشقا باشلىدى. ھاجەر ئۇيياق ـ بۇيياققا قاراپ سۇ ئىزدەشكە باشلىدى.

ئۇ ئورنىدىن تۇرۇپ سەفا تېغىنىڭ ئۆزىگە ئەڭ يېقىن تاغ ئىكەنلىكىنى كۆرۈپ ئۇنىڭ ئۈستىگە چىقىپ بىرەرسىنى كۆرۈپ قالارمەنمىكىن دەپ جىلغا تەرەپكە قارىدى ۋە بىرەر ئادەمنىمۇ كۆرمىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ سەفا تېغىدىن چۈشۈپ كۆينەكىنىڭ ئېتىكىنى ئازراق يۇقىرى كۆتۈرۈپ ھاسراپ يۈگۈرۈپ جىلغىدىن ئۆتۈپ مەرۋە تېغىغا كېلىپ ئۇنىڭ ئۈستىگە چىقىپ بىرەرسىنى كۆرۈپ قالارمەنمۇ، دەپ ئەتراپىغا قاراشقا باشلىدى. لېكىن بىرەر ئادەمنى كۆرمىدى.

ھاجەر بۇ تەرىقىدە سەفا تېغى بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا يەتتە قېتىم بېرىپ كېلىپ يۈردى. ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شۇنىڭ ئۈچۈن كىشىلەر ھەج قىلغان سەفا ـ مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا سەئيى قىلىدۇ» دېدى. ھاجەر مەرۋەگە چىققاندا بىر ئاۋازنى ئاڭلىدى: ئۇ ئۆزىگە "جىم، تۇر" دەپ ئاۋازغا قۇلاق سالدى ۋە ئۇ ئاۋازنى يەنە بىر قېتىم ئاڭلىدى ھەم ئىچىدە ئەمدى بۇ قېيىن ئەھۋالدىن قۇتۇلىدىغان بولدۇم، دېدى. دەل شۇ چاغدا بىرە پەرىشتە زەمزەم سۇ چىقتى. ھاجەر يەنى كۆلگە ئوخشاش قىلىپ ياسىدى ۋە قولى بىلەن سۇنى چۆمىلاپ ئېلىپ تولۇمغا قويغىلى تۇردى. ئۇ سۇنى ئالغانچە سۇ بولدۇقلاپ چىقىشقا باشلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: ھاجەرگە الله رەھمەت قىلسۇن! ئەگەر ئۇستۇنگە ئايلىناتتى. شۇنىڭ بىلەن ھاجەر ئۇ سۇدىن ئىچتى ۋە بالىسىنى ئېمىتتى. ھاجەرگە پەرىشتە: "قورقماڭ، جەزمەن بۇ يەردە بۇ بالا ۋە ئۇنىڭ دادىسى الله ئۈچۈن بىر ئۆي سالىدۇ. جەزمەن الله ئۇنىڭ ئەھلىنى زايە قىلىۋەتمەيدۇ" دېدى.

ئۇ كۆنلەردە كەبىنىڭ ئورنى بىر دۆڭدەك ئېگىز ئىدى. قىيان كېلىپ قالسا، چۆرىسىنى يالاپ ئۆتۈپ كېتەتتى. كۆنلەر شۇ تەرىقىدە ئۆتتى. بىر كۈنى جۇرھۇم قەبىلىسىدىن بىر تۈركۈم كىشىلەر ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ، كەئبىنىڭ تۆۋەن تەرىپىگە چۈشتى. ئۇلار بىر قۇشنىڭ ئاسماندا بىر يەرنىلا كۆزلەپ ئايلىنىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، چوقۇم بۇ قۇش سۇ بار يەردە ئايلىنىۋاتىدۇ، بىز مۇشۇ سۇ بار جىلغىغا چۈشەيلى دەپ، بىر ياكى ئىككى كىشىنى شۇ يەرگە ئەۋەتتى. ئۇلار سۇ بارلىقىنى دەپ قايتىپ كەلدى. ئۇلار ھەممىسى سۇنىڭ قېشىغا كەلگەندە، ئۇ يەردە ئىسمائىلنىڭ ئانىسى ھاجەر بار ئىدى. ئۇلار ئۇنىڭغا: بىزنىڭ بۇ يەرگە چۈشۈپ، سىزگە خوشنا بولىشىمىزنى خالامسىز؟ دېدى. ئىسمائىلنىڭ ئانىسى: خالايمەن، لېكىن سىلەرنىڭ سۇغا ئىگىدارچىلىق قىلىش ھەققىڭلار يوق، دېدى. ئۇلارمۇ بۇنىڭغا قوشۇلدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: ھاجەر بۇنىڭدىن خۇشال بولدى. چۈنكى ئۇ ھەمراھلار بىلەن بىرگە تۇرۇشنى خالايتتى شۇنىڭ بىلەن جۇرھۇملار ئولتۇراقلىشىشقا باشلايدۇ ۋە بىر قىسىملىرى ئائىلىدىكىلىرىنى ئېلىپ كېلىشكە بېرىپ، ئۇلارنى بىللە ئېلىپ كەلدى ھەتتا بۇ يەر ئائىلىكلەر ئولتۇراقلاشقان بىر يۇرتقا ئايلاندى.

ئىسمائىل جۇرھۇم قەبىلىسىدە چوڭ بولدى ۋە ئۇلاردىن ئەرەبچە ئۆگەندى ئۇلارنىڭ ماختىشىغا ۋە ھۆرمەت قىلىشىغا ئېرىشتى. ھەمدە ئۇ چوڭ بولغاندا جۇرھۇم ھەبىلىدىن بىر قىزغا ئۆيلەندى ئۇزۇنغا قالماي ئانىسى ھاجەر ۋاپات بولدى.

ئىسمائىل ئۆيلىنىپ بولغاندىن كېيىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوغلى ئىسمائىلنى يوقلاپ كېلىش ئۈچۈن، ئۇنىڭ ئۆيىگە كەلدى. ئىسمائىل ئۆيىدە يوق ئىدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام كېلىندىن ئوغلىنىڭ ئەھۋالىنى سورايدۇ. كېلىنى ئىسمائىلنىڭ ئوۋغا كەتكەنلىكىنى ئېيتتى. تۇرمۇش ئەھۋالىنى سورىدى، كېلىنى دەرھال دەرت تۆكۈپ، تۇرمۇشنىڭ قىيىنچىلىقىدىن، قولىنىڭ قىسقىلىقىدىن زارلىنىپ بەردى.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بۇنى ئاڭلاپ ۋە: ئېرىڭ قايتىپ كەلسە سالام، دېگىن. ئاندىن ئۇنىڭغا ئېيتىپ قوي، ئىشىكىنىڭ بوسۇغىسىنى يەڭگۈشلىۋەتسۇن، دېدى.

بىر نەچچە كۈندىن كېيىن، ئىسمائىل ئائىلىسىگە قايتىپ كەلدى. ئۇ ئالدىن بىر نېمە سەزگەندەك، خوتۇنىدىن: ئۆيگە بىرەرسى كەلدىمۇ؟ دەپ سورىدى.

ئايالى: ھەئە، مۇنداق ـ مۇنداق سۈپەتلىك بىر بوۋاي كېلىپ كەتتى. بوۋاي سېنىڭ ئەھۋالىڭنى سورىدى. مەن تېخى ئۇنىڭغا تۇرمۇشتىكى قىيىنچىلىقلىرىمىزنى ئېيتتىم، دەپ جاۋاب بەردى.

ئىسمائىل: بوۋاي ساڭا بىر نېمىلەرنى تاپىلىدىمۇ؟ دەپ سورىدى.

ئايالى: ھەئە، سالام ئېيتتى، يەنە ساڭا ئىشىكىمىزنىڭ بوسۇغىسىنى يەڭگۈشلىۋېتىشىڭنى تاپىلىدى، دېدى.

ئىسمائىل: بۇ بوۋاي مېنىڭ دادام، ئۇنىڭ ماڭا تاپىلىغىنى ماڭا سېنى قويىۋەت دېگەنلىكى، دېدى سىز ئۆيىڭىزگە كېتىڭ دەپ ئايالىنى دەرھال قويۇۋېتىپ، باشقا بىر جۇرھۇملۇقنىڭ قىزىنى ئالدى.

ئارىدىن كۆپ ئۆتمەي، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوغلىنى يەنە يوقلاپ كەلدى. ئىسمائىل يەنە يوق ئىدى. ئۇ ئوغلىنىڭ يېڭى ئالغان ئايالى بىلەن كۆرۈشۈپ ئۇنىڭدىن ئىسمائىلنىڭ نەگە كەتكەنلىكىنى سورىدى. يېڭى كېلىن: ئىسمائىلغا بىزگە بىر نەرسە ئىزدەپ چىقىپ كەتكەن، دېدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام كېلىندىن تۇرمۇش ئەھۋالىنى سورىدى. يېڭى كېلىن بوۋايغا تۇرمۇشتا ناھايىتى ياخشى ئۆتۈۋاتقانلىقىنى ئېيتىپ، ئېرىنى بىر قۇر ماختاپ بەردى. الله غا شۈكرى ئېيتتى.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئادەتتە نېمە يەيسىلەر؟ دەپ سورىدى. كېلىن: گۆش، دېدى نېمە ئىچىسىلەر دەپ سورىۋىدى كېلىن سۇ دېدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام: ئى الله! ئۇلارنى گۆش ۋە سۈيىگە بەرىكەت ئاتا قىلغىن! دەپ دۇئا قىلدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئۇ كۈنلەردە ئۇلارنىڭ دانلىق زىرائەتلەر يوق ئىدى. ئەگەر نەرسىلەر بولغىنىدا ئۇنىڭغىمۇ دۇئا قىلغان بولاتتى».

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: گۆش بىلەن سۇ مەككىدىن باشقا بىر يەردە بىرگە يېسە ئادەمنىڭ مىجەزىگە خىل كەلمەيدۇ.

شۇ كۈنى ئىسمائىل قايتىپ كېلىپ خوتۇنى بىلەن پاراڭلاشتى. خوتۇنى ئۇنىڭغا: بۈگۈن بۇ ئۆيگە سۈرلۈك بىر بوۋاي كېلىپ سېنىڭ ئەھۋالىڭنى سۈرۈشتۈردى، مەن ئۇنىڭغا تۇرمۇشىمىزنىڭ ياخشى ئۆتۈۋاتقانلىقىنى ئېيتتىم. بوۋاي كېتىدىغان چاغدا، مەندىن سالام ئېيتىڭ، ئۇ ئىشىكىنىڭ بوسۇغىسىنى ئوبدان ساقلىسۇن دەپ تاپىلىدى، دەيدۇ.

ئىسمائىل خوتۇنىغا: ئۇ مېنىڭ دادام بولىدۇ. ئۇنىڭ ماڭا تاپىلىغانلىرى، مېنى سەن بىلەن ياخشى ئۆتسۇن، مەڭگۈ ئايرىلمىسۇن، دېگەنلىك بولىدۇ» دەيدۇ.

بىر مەزگىل ئۆتكەندىن كېيىن، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوغلى ئىسمائىلنى يوقلاپ كەلدى، ئاخىرى ئۇنى زەم - زەم بۇلىقىنىڭ يېنىدا، ئوقيا ياساۋاتقان ھالىتىدە تاپتى. ئىسمائىل دادىسىنىڭ كەلگەنلىكىنى كۆرۈپ، قولىدىكى ئىشنى دەررۇ تاشلاپ دادىسىنىڭ ئالدىغا يۈگۈردى.

ئاتا - بالا ئىككەيلەن بىر - بىرى بىلەن مەھكەم قۇچاقلىشىپ، قاتتىق خۇشاللىقتا چۆمدى ۋە ھال - ئەھۋال سوراشتى.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوغلىغا: الله مېنى مۇشۇ ئورۇندا بىر ئۆي بىنا قىلىشقا بۇيرىدى، دېدى.

ئىسمائىل دادىسىنىڭ سۆزىنى ئاڭلاپ دەرھال ماقۇل بولدى.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئارقىدىن يەنە: الله سېنى بەيتۇللاھنى بىنا قىلىشتا ماڭا ياردەملەشسۇن، دەپ بۇيرىدى، دېدى.

ئىسمائىل ئۇنىڭغا: ئۇنداق بولسا، مەنمۇ ئەمرگە ئىتائەت قىلىمەن، دېدى.

شۇنداق قىلىپ ئاتا - بالا ئىككەيلەن شۇ ئېگىزلىكتە ئۆي بىنا قىلىشقا باشلىدى. ئىسمائىل تاش توشۇپ بەردى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۆز قولى بىلەن ئۇل سالدى. تام ئېگىزلەپ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ بويى يەتمەي قالغاندا، ئىسمائىل بىر چوڭ قارا تاشنى تېپىپ، دادىسىنىڭ پۇتى ئاستىغا قويۇپ بەردى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تاشنىڭ ئۈستىگە دەسسەپ ئىشنى داۋاملاشتۇردى. ئىسمائىل داۋاملىق تاش توشۇپ ۋە سۇنۇپ بەردى ۋە ئاخىرى كەبىنى بىنا قىلىپ چىقتى.

ئاتا - بالا ئىككەيلەن داۋاملىق ھالدا: پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ خىزمىتىمىزنى قوبۇل قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن دۇئايىمىزنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىسەن نىيىتىمىزنى بىلىپ تۇرغۇچىسەن! دەيتتى. [بۇخارىدىن]

1868/61 - وعنْ سعِيدِ بْنِ زيْدٍ رضِي اللَّه عنْهُ قَال: سمِعتُ رسول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «الْكَمأَةُ مِنَ المنِّ، وماؤُهَا شِفَاءٌ للْعَيْنِ» متفقٌ عليه.

**1868/61** - سەئىد ئىبنى زەيىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «كەمئە[1] الله تائالانىڭ ئىسرائىل ئەۋلادىغا ئاسماندىن چۈشۈرۈپ بەرگەن تەرەنجىبىندىن بولۇپ سۈيى كۆزگە داۋا بولىدۇ». [بىرلىككەكەلگەن ھەدىس]

371 - باب

## ئىستىغپار ئېيتىش توغرىسىدا

**الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:** ﴿وَاسْتَغْفِرْ لِذَنْبِكَ وَلِلْمُؤْمِنِينَ وَالْمُؤْمِنَاتِ﴾ ﴿گۇناھىڭ ئۈچۈن، ئەر - ئايال مۆمىنلەر ئۈچۈن مەغپىرەت تىلىگىن﴾[2] ﴿وَاسْتَغْفِرِ اللَّهَ إِنَّ اللَّهَ كَانَ غَفُوراً رَحِيماً﴾ ﴿الله دىن مەغپىرەت تىلىگىن. الله ھەقىقەتەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾[3] ﴿فَسَبِّحْ

[1] كەمئە (يەر مودىكى) غا ئوخشاپ قالىدىغان ئۆسۈملۈكتۇر.
[2] سۈرە مۇھەممەد 19 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە نىسا 106 - ئايەت.

بِحَمْدِ رَبِّكَ وَاسْتَغْفِرْهُ إِنَّهُ كَانَ تَوَّاباً﴾ ﴿رەببىڭغا تەسبىھ ئېيتقىن، ھەمدى ئېيتقىن، ۋە ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلىگىن. الله ھەقىقەتەن تەۋبىنى بەك قوبۇل قىلغۇچىدۇر﴾[1] ﴿لِلَّذِينَ اتَّقَوْا عِنْدَ رَبِّهِمْ جَنَّاتٌ تَجْرِي مِنْ تَحْتِهَا الأَنْهَارُ﴾ إلى قوله عز وجل: ﴿وَالْمُسْتَغْفِرِينَ بِالأَسْحَارِ﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد!قەۋمىڭگە) ئېيتقىنكى، « سىلەر ئۇلاردىنمۇ (يەنى دۇنيانىڭ زىبۇ زىننەتلىرى ۋە نېمەتلىرىدىنمۇ) ياخشى بولغان نەرسىلەرنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ تەقۋادارلار ئۈچۈن پەرۋەردىگارى ھۇزۇرىدا ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەر بولۇپ، (ئۇلار) جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ، (جەننەتلەردە) پاك جۈپتىلەر بار، (تەقۋادارلار ئۈچۈن) يەنە الله نىڭ رەزاسى بار». الله بەندىلىرىنى (يەنى ئۇلارنىڭ ھەممە ئىشلىرىنى) كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر. ئۇلار (يەنى تەقۋادارلار): « پەرۋەردىگارىمىز! بىز شۈبھىسىز ئىمان ئېيتتۇق، بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن» دەيدۇ. ئۇلار (يەنى تەقۋادارلار) سەۋر قىلغۇچىلاردۇر، راستچىللاردۇر، (الله غا) ئىتائەت قىلغۇچىلاردۇر، (ياخشىلىق يوللىرىغا پۇل - ماللىرىنى) سەرپ قىلغۇچىلاردۇر ۋە سەھەرلەردە ئىستىغپار ئېيتقۇچىلاردۇر﴾[2] ﴿وَمَنْ يَعْمَلْ سُوءاً أَوْ يَظْلِمْ نَفْسَهُ ثُمَّ يَسْتَغْفِرِ اللَّهَ يَجِدِ اللَّهَ غَفُوراً رَحِيماً﴾ ﴿كىمكى بىرەر يامانلىق ياكى ئۆزىگە بىرەر زۇلۇم قىلىپ قويۇپ، ئاندىن الله دىن مەغپىرەت تەلەپ قىلسا، ئۇ الله نىڭ مەغپىرەت قىلغۇچى، ناھايىتى مېھرىبان ئىكەنلىكىنى كۆرىدۇ﴾[3] ﴿وَمَا كَانَ اللَّهُ لِيُعَذِّبَهُمْ وَأَنْتَ فِيهِمْ وَمَا كَانَ اللَّهُ مُعَذِّبَهُمْ وَهُمْ يَسْتَغْفِرُونَ﴾ ﴿سەن ئۇلارنىڭ ئىچىدە تۇرغان چېغىڭدا (سېنى ھۆرمەتلەش يۈزىسىدىن) الله ئۇلارغا ئازاب قىلمايدۇ، ئۇلار ئىستىغپار ئېيتىپ تۇرغان چاغدا الله ئۇلارغا ئازاب قىلمايدۇ﴾[4] ﴿وَالَّذِينَ إِذَا فَعَلُوا فَاحِشَةً أَوْ ظَلَمُوا أَنْفُسَهُمْ ذَكَرُوا اللَّهَ فَاسْتَغْفَرُوا لِذُنُوبِهِمْ وَمَنْ يَغْفِرُ الذُّنُوبَ إِلاَّ اللَّهُ وَلَمْ يُصِرُّوا عَلَى مَا فَعَلُوا وَهُمْ يَعْلَمُونَ﴾ ﴿تەقۋادارلار يامان بىر گۇناھ قىلىپ قالسا ياكى ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلسا الله نى ياد ئېتىدۇ.گۇناھلىرى ئۈچۈن مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ.گۇناھنى كەچۈرىدىغان الله دىن باشقا كىم بار؟ئۇلار قىلمىشلىرىنى بىلىپ تۇرۇپ داۋاملاشتۇرمايدۇ﴾[5].

1869/1 ـ وَعن الأَغَرِّ المُزَنِيِّ رضِي اللَّه عنْهُ أَنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِنَّهُ لَيُغَانُ على قَلْبِي، وَإِنِي لأَسْتَغْفِرُ اللَّه في الْيوْمِ مِائَةَ مرَّةٍ» رواهُ مُسلِم.

**1869/1** ـ ئەغەررىل مۇزەنى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « مېنىڭ قەلبىمۇ پەردىلەنگەندەك بولىدۇ. مەنمۇ كۈنىدە **100** قېتىم ئىستىغپار ئېيتىمەن». [مۇسلىمدىن]

2/ 1870 ـ وعنْ أَبي هُرَيْرة رضِي اللَّه عنْهُ قَال: سمِعْتُ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يقُولُ: «واللَّهِ إِنِّي لأَسْتَغْفِرُ اللَّه وأَتُوبُ إِلَيْهِ في الْيَوْمِ أَكْثَرَ مِنْ سبْعِينَ مَرَّةً» رواه البخاري.

[1] سۈرە نەسر 3 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ئال ئىمران 15 ـــ 17 ـ ئايەتكىچە.
[3] سۈرە نىسا 110 ئايەت.
[4] سۈرە ئەنفال 33 ـ ئايەت.
[5] سۈرە ئال ئىمران 135 ئايەت.

**2/ 1870** ـ ئـەبۇھۇرەيرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنهۇنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكى رىۋايـەت قىلىـنىدۇ، مـەن پـەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكىنى ئاڭلىغـان: «الله نـىڭ نـامى بىلـەن قەسـەمكى، مـەن كۈندە الله غا تەۋبە قىلىپ 70 قېتىمدىن كۆپرەك ئىستىغپار ئېيتىمەن». [بۇخارىدىن]

**1871/3** ـ وعنْهُ رَضِيَ اللَّه عنْهُ قَال: قَال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «والَّذِي نَفْسِي بِيدِهِ لَوْ لَمْ تُذْنِبُوا، لَذَهَبَ اللَّه تَعَالى بِكُمْ، وَلجاءَ بقَوْمٍ يُذْنِبُونَ فَيَسْتَغْفِرُونَ اللَّه تَعالى فَيغْفِرُ لهمْ» رواه مسلم.

**1871/3** ـ ئـەبۇھۇرەيرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنهۇدىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، پـەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دېگەن: «مېنىڭ جېنىم ئىلكىدە بولغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەگەر سىلەر گۇناھ ئۆتكۈزمىسەڭلار، الله سىلەرنى ئېلىپ كېتىپ گۇناھ ئۆتكۈزىدىغان باشقا بىر قەۋمنى ئۇ قەۋم الله تائالادىن مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ: شۇنىڭ بىلەن الله ئۇلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ». [مۇسلىمدىن]

**1872/4** ـ وعَنِ ابْنِ عُمر رضِي اللَّه عَنْهُما قَال: كُنَّا نَعُدُّ لِرَسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في المجلِس الْواحِدِ مائَةَ مرَّةٍ: «ربِّ اغْفِرْ لي، وتُبْ عليَ إِنَّكَ أَنْتَ التَّوابُ الرَّحِيمُ» رواه أبو داود، والترمذي، وقال: حديث صحيح.

**1872/4** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنهۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ بىر ئولتۇرۇشىدا 100 قېتىم: «رەببىغفىرلى ۋەتۇب ئەلەييە ئىننەكە ئەنتەتتەۋۋابۇررەھىم[1] دېگەنلىكىنى سانايتتۇق». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

**1873/5** ـ وعنِ ابْنِ عَبَّاسٍ رضِي اللَّه عنْهُما قَال: قالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ لَزِم الاسْتِغْفَار، جعل اللَّه لَهُ مِنْ كُلِّ ضِيقٍ مخْرجاً، ومنْ كُلِّ هَمٍّ فَرجاً، وَرَزَقَهُ مِنْ حيْثُ لا يَحْتَسِبُ» رواه أبو داود.

**1873/5** ـ ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنهۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى داۋاملىق ئىستىغپار ئېيتسا الله ئۇنىڭ ھەربىر مۇشەققەت ئىشى ئۈچۈن بىر چىقىش يولى، ھەر بىر غېمى ئۈچۈن غەمدىن خالاسلىق، خۇشاللىق ۋە كۈتمىگەن يەردىن رىزق بېرىدۇ». [ئەبۇداۋۇدتىن]

**1874/6** ـ وعنِ ابْنِ مَسْعُودٍ رضِي اللَّه عنْهُ قال: قال رسُولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «منْ قال: أَسْتَغْفِرُ اللَّه الذي لا إِلَهَ إِلاَّ هُو الحيَّ الْقَيُّومَ وأَتُوبُ إِلَيهِ، غُفِرَتْ ذُنُوبُهُ وإِنْ كَانَ قَدْ فَرَّ مِنَ الزَّحْفِ» رواه أبو داود والترمذي والحاكِمُ، وقال: حديثٌ صحيحٌ على شَرْطِ البُخَارِيِّ ومُسلمٍ.

**1874/6** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «كىمكى ئەستەغفىرۇللاھەللەزى لا ئىلاھە ئىللا ھۇۋەل ھەييۇل قەييۇمە ۋەئەتۇبۇ ئىلەيهى[2] دېسە ئۇنىڭ گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. ھەتتا ئۇ كىشى جەڭدىن قېچىشتەك چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزگەن بولسىمۇ». [ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىدىن]

**1875/7** ـ وعنْ شَدَّادِ بْنِ أَوْسٍ رضِي اللَّه عنْهُ عن النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قالَ: «سيِّدُ الاسْتِغْفار أَنْ يقُول الْعبْدُ: اللَّهُمَّ أَنْتَ رَبِّي، لا إِلَه إِلاَّ أَنْتَ خَلَقْتَني وأَنَا عَبْدُكَ، وأَنَا على عهْدِكَ ووعْدِكَ ما اسْتَطَعْتُ، أَعُوذُ

[1] ئى رەببىم! گۇناھىمنى مەغپىرەت قىلغىن، تەۋبەمنى قوبۇل قىلغىن، جەزمەن سەن تەۋبىنى قوبۇل قىلغۇچى، مېھرىبان زاتتۇرسەن.
[2] ئى الله! سەندىن مەغپىرەت تەلەپ قىلىمەن، مەڭگۈ ھايات، قۇدرەتلىك زاتتىن باشقا ئىلاھ يوق، ئۇ الله غا تەۋبە قىلىمەن.

بِكَ مِنْ شَرِّ ما صنَعْتُ، أَبوءُ لَكَ بِنِعْمتِكَ علَيَ، وأَبُوءُ بذَنْبِي فَاغْفِرْ لِي، فَإِنَّهُ لا يغْفِرُ الذُّنُوبِ إِلاَّ أَنْتَ. منْ قَالَهَا مِنَ النَّهَارِ مُوقِناً بِهَا، فَماتَ مِنْ يوْمِهِ قَبْل أَنْ يُمْسِيَ، فَهُو مِنْ أَهْلِ الجنَّةِ، ومَنْ قَالَهَا مِنَ اللَّيْلِ وهُو مُوقِنٌ بها فَمَاتَ قَبل أَنْ يُصْبِح، فهُو مِنْ أَهْلِ الجنَّةِ» رواه البخاري.

«أَبُوءُ»: بباءٍ مضْمومةٍ ثُمَّ واوٍ وهمزَةٍ مضمومة، ومَعْنَاهُ: أَقِرُّ وَأَعترِفُ.

**1875/7** ـ شەدداد ئىبنى ئەۋس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله ھۆممە ئەنتە رەببى، لا ئىلاھە ئىللە ئەنتە خەلەقتەنى ۋە ئەنە ئابدۇكە، ۋە ئەنە ئەلە ئەھدىكە ۋە ۋەئدىكە ماستاتەئتۇ ئەئۇزۇ بىكە مىن شەررى ما سەنەئتۇ. ئەبۇئۇ لەكە بىنىئمەتىك ئەلەيىە، ۋە ئەبۇئۇ بىزەنبى، فەغفىرلى، فە ئىننەھۇ لا يەغفىرۇز زۇنۇبە ئىللە ئەنتە[1]، دېگەن كىشى كاتتا ئىستىغپار ئېيتقان بولىدۇ. كىمكى بۇ ئىستىغپارنى ئىخلاس بىلەن ئەتىگىنى ئېيتىپ كەچ كىرىشتىن بۇرۇن ئۆلسە، ئۇ كىشى جەننەتكە كىرىدىغانلاردىن بولىدۇ. كىمكى بۇ ئىستىغپارنى ئىخلاس بىلەن ئاخشىمى ئېيتىپ تاڭ ئېتىشتىن بۇرۇن ئۆلسە، ئۇ كىشى جەننەتكە كىرىدىغانلاردىن بولىدۇ». [بۇخارىدىن]

**1876/8** - وعنْ ثوْبانَ رضِي اللَّه عنْهُ قَال: كَانَ رسولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم إِذا انْصرفَ مِنْ صلاتِهِ، استَغْفَر اللَّه ثَلاثاً وقَالَ: «اللَّهُمَّ أَنْتَ السَّلامُ، ومِنْكَ السَّلامُ، تَباركْتَ ياذَا الجلالِ والإِكْرامِ» قيلَ لِلأَوزاعِيِّ وهُوَ أَحدُ رُوَاتِهِ: كَيْفَ الاسْتِغْفَارُ؟ قَال: يقُولُ: أَسْتَغْفِرُ اللَّه، أَسْتَغْفِرُ اللَّه. رواه مسلم.

**1876/8** ـ سەۋبان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازنى ئوقۇپ بولغاندا ئۈچ قېتىم ئىستىغپار ئېيتاتتى: «ئى الله ! سەن لايىق ئەمەس سۈپەتلەردىن پاكتۇرسەن. سالامەتچىلىك سەن تەرەپتىندۇر. ئى ئۇلۇغلۇق ۋە غەلىبە ئىگىسى! سەن ئۇلۇغدۇرسەن» دەيتتى. ھەدىس رىۋايەت قىلغۇچىلارنىڭ بىرى ئەۋزائىغا: ئىستىغپار قانداق ئېيتىلىدۇ؟ دېيىلىۋىدى. ئۇ: ئەستەغفىرۇللا، ئەستەغفىرۇللا دېسۇن، دېيىلىدۇ. [مۇسلىمدىن]

**1877/9** ـ وعَنْ عَائِشَةَ رَضي اللَّه عنْهَا قَالَتْ: كَانَ رَسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يُكْثِرُ أَنْ يَقُولَ قَبْلَ موْتِهِ: «سُبْحانَ اللَّهِ وبِحَمْدِهِ، أَسْتَغْفِرُ اللَّه وأَتُوبُ إِلَيْهِ» متفقٌ عليه.

**1877/9** ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆمرىنىڭ ئاخىرقى مەزگىللىرىدە نامىز ئوقۇسا: «ئى الله! پاكتۇرسەن، پۈتۈن ماختاش ساڭا خاستۇر. ئى الله ! مېنى مەغپىرەت قىلغىن» دېگەن دۇئانى ناھايىتى كۆپ ئوقۇيتتى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1878/10** ـ وَعَنْ أَنسٍ رضِي اللَّه عنْهُ قالَ: سمِعْتُ رسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم يَقُولُ: «قالَ اللَّه تَعَالى: يا ابْنَ آدَمَ إِنَّكَ ما دَعَوْتَني ورجوْتَني غفرتُ لَكَ على ما كَانَ منْكَ وَلا أُبَالِي، يا ابْنَ آدم لَوْ بلَغَتْ ذُنُوبُك

[1] ئى الله سەن مېنىڭ پەرۋەردىگارىمسەن، سەندىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، سەن مېنى ياراتتىڭ مەن سېنىڭ بەندەڭ، مەن كۈچۈمنىڭ يېتىشىچە ساڭا بەرگەن ئەھدەمدە ۋە ۋەدەمدە تۇرۇمەن بۇ الله تائالا بىزلەرنى ئاتىلىرىمىزنىڭ پۇشتىدىن چىقىرىپ ئۆزىگە ئىشىنىش ۋە ئەمەل ـ ئىبادەت قىلىشقا ئېلىنغان ئەھدىدۇر مەن سەندىن يامان قىلمىشلىرىمدىن پاناھ تىلەيمەن، سەن ماڭا كۆپ نېمەتلەرنى بەردىڭ، مەن گۇناھ ئۆتكۈزۈپ قويدۇم گۇناھلىرىمنى كەچۈرگىن، چۈنكى گۇناھلارنى پەقەت سەنلا كەچۈرەلەيسەن.

عَنَانَ السَّماءِ ثُم اسْتَغْفَرْتَنِي غَفرْتُ لَكَ وَلا أُبالي، يا ابْنَ آدم إِنَّكَ لَوْ أَتَيْتَنِي بِقُرابِ الأَرْضِ خطايَا، ثُمَّ لَقِيتَنِي لا تُشْرِكُ بِي شَيْئاً، لأَتَيْتُكَ بِقُرابِها مَغْفِرَةً» رواه الترمذي وقَالَ: حَدِيثٌ حَسَنٌ.

«عنان السَّمَاءِ» بِفَتْحِ العيْنِ: قِيل: هُو السَّحَابُ، وقِيل: هُوَ مَا عنَّ لَكَ مِنْها، أَيْ: ظَهَرَ، و» قُرَابُ الأَرْضِ» بِضَمِّ القافِ، ورُوِيَ بِكَسْرِهَا، والضَّمُّ أَشْهَرُ، وهُو ما يُقَارِبُ مِلْئَهَا.

**1878/10** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىس قۇددۇستا مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «اللە ئېيتىدۇ: "ئى ئادەم بالىسى! ماڭا دۇئا قىلساڭ ۋە مېنىڭدىن ئۈمىد قىلساڭ گۇناھلىرىڭ ھەرقانچە كۆپ بولسىمۇ مەن ئۇنى مەغپىرەت قىلىمەن. ئى ئادەم بالىسى! گۇناھىڭ ئاسمانغا تاقاشسىمۇ سەن مەندىن مەغپىرەت تىلىسەڭ، مەغپىرەت قىلىۋېرىمەن. ئى ئادەم بالىسى! ئەگەر ماڭا يەر يۈزى توشقىدەك گۇناھ بىلەن كېلىپ ئاندىن ماڭا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمىگەن ھالدا مەن بىلەن ئۇچراشساڭ مەنمۇ ساڭا يەر يۈزى توشقۇدەك مەغپىرەت بىلەن كېلىمەن"». [تىرمىزىدىن]

1879/11 ـ وَعنِ ابنِ عُمَرَ رضِي اللَّه عنهُما أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «يا معْشَرَ النِّساءِ تَصَدَّقْنَ، وأَكْثِرْنَ مِنَ الاسْتِغْفَارِ، فَإِنِّي رَأَيْتُكُنَّ أَكْثَرَ أَهْلِ النَّارِ» قالَتِ امْرَأَةٌ مِنْهُنَّ: مالَنَا أَكْثَرَ أَهْلِ النَّارِ؟ قَالَ: «تُكْثِرْنَ اللَّعْنَ، وتَكْفُرْنَ العشِيرَ مَا رأَيْتُ مِنْ نَاقِصَاتِ عقْلٍ ودِينٍ أَغْلبَ لِذِي لُبٍّ مِنْكُنَّ» قَالَتْ: ما نُقْصانُ الْعقْلِ والدِّينِ؟ قال: «شَهَادَةُ امرأَتَيْنِ بِشهَادَةِ رجُلٍ، وتَمْكُثُ الأَيَّامَ لا تُصَلِّي» رواه مسلم.

**1879/11** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «ئى ئاياللار گۇرۇھى! سەدىقە قىلىڭلار، ئىستىغپارنى كۆپ ئېيتىڭلار، مەن ئاياللارنى دوزاخ ئەھلىنىڭ كۆپرەكىنىڭ سىلەردىن ئىكەنلىكىڭلارنى كۆردۇم» دېۋىدى. ئۇلاردىن بىر ئايال: نېمە ئۈچۈن دوزاخ ئەھلىنىڭ كۆپرەكى بىزدىن بولىدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر تولا لەنەت ئېيتىسىلەر. ئەرلىرىڭلارنىڭ ياخشىلىقىغا تانىسىلەر. سىلەردىنمۇ ئەقلى ۋە دىنى كام، ھەر قانداق دانا كىشىنى ئازدۇرغۇچى كىشىنى كۆرمىدىم» دېدى. ئۇ ئايال: ئەقىل ۋە دىنىنىڭ كاملىقى نېمە؟ دېدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىككى ئايالنىڭ گۇۋاھلىقىنىڭ بىر ئەرنىڭ گۇۋاھچىلىقىغا توغرا تۇرىشى، ۋە ھەر ئايدا نەچچە كۈن ناماز ئوقۇيالماسلىقى» دېدى. [مۇسلىمدىن]

372 ـ باب

## اللە نىڭ مۆمىنلەرگە جەننەتتە تەييارلىغان نەرسىلەرنىڭ بايانى توغرىسىدا

اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّ الْمُتَّقِينَ فِي جَنَّاتٍ وَعُيُونٍ ادْخُلُوهَا بِسَلَامٍ آمِنِينَ وَنَزَعْنَا مَا فِي صُدُورِهِمْ مِنْ غِلٍّ إِخْوَانًا عَلَى سُرُرٍ مُتَقَابِلِينَ لا يَمَسُّهُمْ فِيهَا نَصَبٌ وَمَا هُمْ مِنْهَا بِمُخْرَجِينَ﴾ (تەقۋادارلار ھەقىقەتەن (ئاخىرەتتە ياپيېشىل) باغ ـ بوستانلاردىن، (سۈ، ھەسەل ۋە ماي ئېقىپ تۇرىدىغان) بۇلاقلاردىن بەھرىمەن بولىدۇ. (ئۇلارغا) جەننەتكە ئامان ـ ئېسەن، تىنچ كىرىڭلار! دېيىلىدۇ. ئۇلارنىڭ دىللىرىدىكى دۈشمەنلىكنى چىقىرىپ تاشلايمىز، ئۇلار ئۆز ئارا قېرىنداش بولغان ھالدا تەختلەر ئۈستىدە

بىر ـ بىرىگە قارىشىپ ئولتۇرىدۇ. جەننەتتە ئۇلارغا چارچاش بولمايدۇ، ئۇلار جەننەتتىن چىقىرىۋېتىلمەيدۇ﴾[1].

﴿يَا عِبَادِ لا خَوْفٌ عَلَيْكُمُ الْيَوْمَ وَلا أَنْتُمْ تَحْزَنُونَ الَّذِينَ آمَنُوا بِآيَاتِنَا وَكَانُوا مُسْلِمِينَ ادْخُلُوا الْجَنَّةَ أَنْتُمْ وَأَزْوَاجُكُمْ تُحْبَرُونَ يُطَافُ عَلَيْهِمْ بِصِحَافٍ مِنْ ذَهَبٍ وَأَكْوَابٍ وَفِيهَا مَا تَشْتَهِيهِ الأَنْفُسُ وَتَلَذُّ الأَعْيُنُ وَأَنْتُمْ فِيهَا خَالِدُونَ وَتِلْكَ الْجَنَّةُ الَّتِي أُورِثْتُمُوهَا بِمَا كُنْتُمْ تَعْمَلُونَ لَكُمْ فِيهَا فَاكِهَةٌ كَثِيرَةٌ مِنْهَا تَأْكُلُونَ﴾ ﴿(ئۇلارغا) «بەندىلىرىم! بۈگۈن سىلەرگە قورقۇنچ يوق، غەم ـ قايغۇمۇ يوق» (دېيىلىدۇ). ئۇلار بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزگە ئىمان ئېيتقان ۋە مۇسۇلمان بولغانلار ئىدى. (ئۇلارغا) «سىلەر ئاياللىرىڭلار بىلەن خۇشال ـ خۇرام ھالدا جەننەتكە كىرىڭلار» (دېيىلىدۇ). ئۇلارغا ئالتۇن لەگەنلەردە (تائام)، ئالتۇن جاملاردا (شاراب) تۇتۇلىدۇ. جەننەتتە كۆڭۈللەر تارتىدىغان، كۆزلەر لەززەتلىنىدىغان نەرسىلەر بار، سىلەر جەننەتتە مەڭگۈ قالىسىلەر. سىلەر (دۇنيادا) قىلغان (ياخشى) ئەمەللىرىڭلار بىلەن ۋارىس بولغان جەننەت ئەنە شۇدۇر. جەننەتتە نۇرغۇن (تۈرلۈك) مېۋىلەر بار، ئۇنىڭدىن يەيسىلەر﴾[2].

﴿إِنَّ الْمُتَّقِينَ فِي مَقَامٍ أَمِينٍ فِي جَنَّاتٍ وَعُيُونٍ يَلْبَسُونَ مِنْ سُنْدُسٍ وَإِسْتَبْرَقٍ مُتَقَابِلِينَ كَذَلِكَ وَزَوَّجْنَاهُمْ بِحُورٍ عِينٍ يَدْعُونَ فِيهَا بِكُلِّ فَاكِهَةٍ آمِنِينَ لا يَذُوقُونَ فِيهَا الْمَوْتَ إِلاَّ الْمَوْتَةَ الأُولَى وَوَقَاهُمْ عَذَابَ الْجَحِيمِ﴾ ﴿تەقۋادارلار ھەقىقەتەن بىخەتەر جايدا بولىدۇ. باغلاردا، بۇلاقلارنىڭ ئارىسىدا بولىدۇ. ئۇلار قېلىن، يۇپقا يىپەك كىيملەرنى كىيىپ بىر ـ بىرىگە قاراپ ئولتۇرۇشىدۇ. (ئۇلارنى تۈرلۈك ھۆرمەتلەر بىلەن) مۇشۇنداق ئىكرام قىلىدۇق، شەھلا كۆزلۈك ھۆرلەرنى ئۇلارغا جۈپ قىلىمىز. ئۇلار جەننەتتە (مېيدە ئېغىرلىشىش ۋە كېسەللىكلەردىن ئەمىن بولغان ھالدا (خىزمەتچىلەردىن) ھەممە مېۋىلەرنى (كەلتۈرۈشنى) تەلەپ قىلىدۇ. ئۇلار ئىلگىرىكى (يەنى دۇنيادىكى) ئۆلۈمدىن باشقا (جەننەتتە) ھېچقانداق ئۆلۈمنى تېتىمايدۇ، الله ئۇلارنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلايدۇ. (بۇ) پەرۋەردىگارىڭنىڭ مەرھەمەتىدىندۇر، بۇ زور مۇۋەپپەقىيەتتۇر﴾[3].

﴿إِنَّ الأَبْرَارَ لَفِي نَعِيمٍ عَلَى الأَرَائِكِ يَنْظُرُونَ تَعْرِفُ فِي وُجُوهِهِمْ نَضْرَةَ النَّعِيمِ يُسْقَوْنَ مِنْ رَحِيقٍ مَخْتُومٍ خِتَامُهُ مِسْكٌ وَفِي ذَلِكَ فَلْيَتَنَافَسِ الْمُتَنَافِسُونَ وَمِزَاجُهُ مِنْ تَسْنِيمٍ عَيْناً يَشْرَبُ بِهَا الْمُقَرَّبُونَ﴾ ﴿ياخشىلار نېمەت ئىچىدە (يەنى جەننەتتە) بولىدۇ. ئۇلار تەختلەر ئۈستىدە تۇرۇپ (الله نىڭ جەننەتتە ئۇلارغا بەرگەن تۈرلۈك نېمەتلىرىگە) قارايدۇ. ئۇلارغا قارايدىغان بولساڭ، نېمەتنىڭ (ئۇلارنىڭ چىرايلىرىدىن چىقىپ تۇرغان) ئەسىرىنى تونۇيسەن. ئۇلار ئاغزى پېچەتلەنگەن ساپ شاراپ بىلەن سۇغىرىلىدۇ، ئىچىشنىڭ ئاخىرىدا ئۇنىڭدىن ئىپارنىڭ ھىدى كېلىپ تۇرىدۇ. قىزىققۇچىلار شۇنىڭغا قىزىقسۇن ئۇنىڭغا (يەنى ساپ شاراپقا) تەسنىمنىڭ (سۈيى) ئارىلاشتۇرۇلغان. تەسنىم جەننەتتىكى بىر بۇلاق بولۇپ، ئۇنىڭدىن الله نىڭ يېقىن بەندىلىرى ئىچىدۇ﴾[4].

---

[1] سۈرە ھىجر 45 ـــ 48 ـ ئايەتكىچە.
[2] سۈرە زۇخرۇف 68 ـــ 73 ـ ئايەتكىچە.
[3] سۈرە دۇخان 51 ـــ 57 ـ ئايەتكىچە.
[4] سۈرە مۇتەففىفىن 22 ـــ 28 ـ ئايەتكىچە.

1880/1 ـ وعنْ جَابِرٍ رضِي اللَّه عنْهُ قَالَ: قَالَ رسُولُ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم: «يَأْكُلُ أَهْلُ الجنَّةِ فِيهَا ويشْرَبُونُ، ولا يَتَغَوَّطُونَ، ولا يمْتَخِطُونَ، ولا يبُولُونَ، ولكِنْ طَعامُهُمْ ذلكَ جُشَاء كَرشْحِ المِسْكِ يُلهَمُونَ التَّسبِيح وَالتكْبِير، كَما يُلْهَمُونَ النَّفسَ» رواه مسلم.

**1880/1** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەت ئەھلى جەننەتتە يەيدۇ ـ ئىچىدۇ. چوڭ ـ كىچىك تەرەت قىلمايدۇ، بۇرۇننى تاشلىمايدۇ، ئۇلارنىڭ يېگەن نەرسىلىرى ئىپارەدەك خۇش ـ بۇي كېكىرىش بىلەن ھەزىم بولۇپ كېتىدۇ. ئۇلارغا تەسبىھ، تەكبىر تەبئىي نەپەسلەندۇرۇلۇپ تۇرغىنىدەك ئىلھام قىلىنىپ تۇرىدۇ». [مۇسلىمدىن]

1881/2 ـ وعَنْ أَبي هُريْرةَ رضِيَ اللَّه عنْهُ قَال: قَال رسُولُ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم: «قَال اللَّه تَعالَى: أَعْددْتُ لِعِبادِيَ الصَّالِحِينَ مَا لاَ عيْنٌ رَأَتْ، ولاَ أُذُنٌ سَمِعتْ ولاَ خَطَرَ علَى قَلْبِ بَشَرٍ، واقْرؤُوا إِنْ شِئْتُمْ: ﴿فَلا تَعْلَمُ نَفْسٌ ما أُخْفِيَ لَهُمْ مِنْ قُرَّةِ أَعْيُنٍ جزَاءً بِما كَانُوا يعْمَلُونَ﴾ متفقٌ عليه.

**1881/2** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله ئېيتىدۇ: ”مەن سالىھ بەندىلىرىمگە كۆز كۆرۈپ باقمىغان، قۇلاق ئاڭلاپ باقمىغان، كۆڭۈل كەچۈرۈپ باقمىغان نەرسىلەرنى تەييارلىدىم. خالىساڭلار بۇ ئايەتنى ئوقۇڭلار“». ﴿ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە مۇكاپات يۈزىسىدىن الله نىڭ ھۇزۇرىدا ساقلانغان ۋە ئۇلارنى خۇشال قىلىدىغان كاتتا نېمەتنى ھېچكىم بىلمەيدۇ﴾[1] [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1882/3 ـ وعَنْهُ قَالَ: قال رسُولُ اللَّهِ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم: «أَوَّلُ زُمْرَةٍ يدْخُلُونَ الْجنَّةَ على صُورَةِ الْقَمرِ لَيْلَةَ الْبدْرِ. ثُمَّ الَّذِين يلُونَهُمْ علَى أَشَدِّ كَوْكَبٍ دُرِّيٍّ في السَّماءِ إِضَاءَةً: لاَ يبُولُونَ ولاَ يتَغَوَّطُونَ، ولاَ يتْفُلُونَ، ولاَ يمْتَخِطُون. أَمْشاطُهُمُ الذَّهَبُ، ورشْحهُمُ المِسْكُ، ومجامِرُهُمُ الأُلُوَّةُ عُودُ الطِّيبِ أَزْواجُهُم الْحُورُ الْعِينُ، علَى خَلْقِ رجُلٍ واحِد، علَى صُورَةِ أَبِيهِمْ آدم سِتُّونَ ذِراعاً في السَّماءِ» متفقٌ عليه.

وفي روايةٍ للبُخَارِيِّ ومُسْلِمٍ: آنيتُهُمْ فِيهَا الذَّهبُ، ورشْحُهُمْ المِسْكُ، ولِكلِّ واحِدٍ مِنْهُمْ زَوْجَتَانِ يُرَى مُخُّ سُوقِهما مِنْ وراءِ اللَّحْمِ مِنَ الْحُسْنِ، لاَ اخْتِلاَفَ بينَهُمْ، ولا تَبَاغُضَ: قُلُوبهُمْ قَلْبُ رَجُلٍ واحِدٍ، يُسبِّحُونَ اللَّه بُكْرةَ وَعَشِيّاً».

قَوْلُهُ: «عَلَى خَلْقِ رجُلٍ واحِد» رواهُ بَعْضُهُمْ بِفَتْحِ الخَاءِ وإِسْكَانِ اللاَّمِ، وبعْضُهُمْ بِضَمِّهما، وكِلاَهُما صَحِيحٌ.

**1882/3** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەتكە ئەڭ ئەۋۋەل كىرىدىغان بىر تۈركۈم كىشىلەر 14 كۈنلۈك تولۇن ئايدەك بولۇپ كېتىدۇ. ئاندىن ئۇلارنىڭ ئارقىدىن كىرىدىغانلار ئاسماندىكى ئەڭ نۇرلۇق يۇلتۇزلاردەك بولۇپ كېتىدۇ. ئۇلار جەننەتتە چوڭ ـ كىچىك تەرەت قىلمايدۇ. تۈكۈرمەيدۇ ۋە مىشقىرمايدۇ. ئۇلارنىڭ تاغاقلىرى ئالتۇندىن بولىدۇ. تەرلىرى ئىپارىدەك خۇش ـ بۇي بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ئىسرىقدانلىرى خۇشبۇي ئۇد

[1] سۈرە سەجدە 17 ـ ئايەت.

ياغىچىدۇر. ئۇلارنىڭ ئاياللىرى ھۆر پەرىدۇر. ئۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ئېگىزلىكى 60 گەز بولۇپ، ئۆزلىرىنىڭ ئاتىسى ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈرىتىدە بولىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئۇلارنىڭ جەننەتتە ئىشلىتىدىغان قاچىلىرى ئالتۇندۇر، ئۇلاردىن چىقىدىغان تەرلىرى ئىپاردۇر ئۇلارنىڭ ھەر بىرىگە گۈزەللىكىدىن تېرىسىنىڭ سىرتىدىن پاچاقلىرىنىڭ يىلىكلىرى كۆرۈنگۈدەك سۈزۈك بولغان ئىككى ئايال بېرىلىدۇ. ئۇلار ئۆزئارا ئىختىلاپ قىلىشمايدۇ. غەزەپ قىلىشمايدۇ. ئۇلار نىڭ قەلبى بىر ئادەمنىڭكىدەك بولىدۇ. ئۇلار ئەتىگەن ـ ئاخشامدا الله غا تەسبىھ ئېيتىدۇ».

1883/4 ـ وَعَن المُغِيرَةِ بْن شُعْبَة رَضِي اللَّه عَنْهُ عنْ رسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «سأَل مُوسَى صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ربَّهُ، ما أَدْنَى أَهْلِ الْجنَّةِ مَنْزلَةً؟ قَالَ: هُو رَجُلٌ يجِيءُ بعْدَ ما أُدْخِل أَهْلُ الْجنَّةِ الْجَنَّةَ، فَيُقَالُ لَهُ: ادْخِلِ الْجنَّة. فَيقُولُ: أَيْ ربِّ كَيْفَ وقَدْ نَزَل النَّاسُ منَازِلَهُمْ، وأَخَذُوا أَخَذاتِهِم؟ فَيُقَالُ لهُ: أَتَرضي أَنْ يكُونَ لَكَ مِثْلُ مُلْكِ مَلِكٍ مِنْ مُلُوكِ الدُّنْيا؟ فَيقُولُ: رضِيتُ ربِّ، فَيقُولُ: لَكَ ذَلِكَ ومِثْلُهُ ومِثْلُهُ ومِثْلُهُ ومِثْلُهُ، فَيقُولُ في الْخَامِسَةِ: رضِيتُ ربِّ، فَيَقُولُ: هَذَا لَكَ وعشَرةُ أَمْثَالِهِ، ولَكَ ما اشْتَهَتْ نَفْسُكَ، ولَذَّتْ عَيْنُكَ. فَيَقُولُ: رضِيتُ ربِّ، قَالَ: ربِّ فَأَعْلاَهُمْ منْزِلَةً؟ قال: أُولَئِك الَّذِينَ أَردْتُ، غَرسْتُ كَرامتَهُمْ بِيدِي وخَتَمْتُ علَيْهَا، فَلَمْ تَر عيْنُ، ولَمْ تَسْمعْ أُذُنٌ، ولَمْ يخْطُرْ عَلَى قَلْبِ بشَرٍ» رواهُ مُسْلم.

**1883/4** ـ مۇغىرە ئىبنى شۇئبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۆز رەببىدىن جەننەت ئەھلىنىڭ تۆۋەن دەرىجىسىنى سورىدى. الله ئېيتتى: «ئۇ شۇنداق كىشى بولۇپ، ئۇ كىشى جەننەت ئەھلىنىڭ ھەممىسى جەننەتكە كىرگۈزۈلۈپ بولغاندىن كېيىن كېلىدۇ. ئۇنىڭغا: جەننەتكە كىرگىن، دېيىلسە، ئۇ: «رەببىم قانداق كىرىمەن ۋەھالەنكى كىشىلەر مەنزىللىرىگە چۈشۈپ، ئالىدىغان نەرسىلىرىنى ئېلىپ بولغان تۇرسا؟» دەيدۇ. ئۇنىڭغا: «ساڭا دۇنيا پادىشاھلىرىدىن بىرىنىڭ ئىگىدارچىلىقىدەك نەرسە بېرىلسە رازى بولامسەن» دېيىلسە، ئۇ: «رازى بولىمەن رەببىم» دەيدۇ. الله: «ساڭا ئۇنىڭ ئوخششى ۋە ئۇنىڭمۇ ئوخششى ۋە ئۇنىڭمۇ ئوخششىنىڭ ئوخششى ۋە ئۇنىڭمۇ ئوخششى بولسۇن» دەيدۇ بەشىنچى قېتىمدا ئۇ: «رەببىم رازى بولدۇم» دەيدۇ. الله: «ساڭا مۇشۇلار ۋە ئۇنىڭ ئون ھەسسىسى ۋە ساڭا كۆڭلۈڭ خالىغان، كۆزۈڭ كۆرۈپ خۇش بولىدىغانلىكى نەرسە بولسۇن» دەيدۇ. ئۇ بەندە: «رازى بولدۇم رەببىم» دەيدۇ. مۇسا ئەلەيھىسسالام: ئى رەببىم ئۇلارنىڭ ئەڭ يۇقىرى دەرىجىسى قايسى؟ دەپ سورىدى. الله: «ئۇلار شۇنداق كىشىلەركى ئۇلارنى مەن خالىدىم. ئۇلارنىڭ ئىززەت ھۆرمىتىنىڭ دەرىخىنى ئۆز قولۇم بىلەن تىكتىم. ئۇلارنى (دەرەخلەرنى باشقىلارنىڭ كۆرمەسلىكى ئۈچۈن) پېچەت ئۇردۇم. مەن ئۇلارغا تەييارلىغان، نېمىتىمنى ھېچقانداق كۆز كۆرۈپمۇ باقمىغان، قۇلاق ئاڭلاپ باقمىغان، كۆڭۈل كەچۈرۈپمۇ باقمىغاندۇر"». [مۇسلىمدىن]

1884/5 ـ وعن ابْنِ مسْعُودٍ رضِي اللَّه عنْهُ قال: قَال رسُولُ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم: «إِنِّي لأَعْلَمُ آخِرَ أَهْل النَّار خُرُوجاً مِنهَا، وَآخِرَ أَهْل الْجنَّةِ دُخُولاً الْجنَّة. رجُلٌ يخْرُجُ مِنَ النَّارِ حبْواً، فَيقُولُ اللَّه عزَّ وجَلَّ لَهُ: اذْهَبْ فَادخُلِ الْجنَّةَ، فَيأْتِيهَا، فيُخيَّلُ إِلَيْهِ أَنَّهَا مَلأَى، فيَرْجِعُ، فيقُولُ: يارِبِّ وجدْتُهَا مَلأَى، فيَقُولُ اللَّه عزَّ

وجلَّ لهُ: اذْهَبْ فَادْخُلِ الجَنَّةَ، فيأْتِيها، فَيُخَيَّل إِلَيْهِ أَنَّهَا ملأى، فَيرْجِعُ. فيَقُولُ: ياربِّ وجدْتُهَا مَلأى،، فَيقُولُ اللَّه عزَّ وجلَّ لهُ: اذْهَبْ فَادْخُلِ الْجَنَّةَ. فإِنَّ لَكَ مِثْلَ الدُّنْيا وعشَرَةَ أَمْثَالِها، أَوْ إِنَّ لَكَ مِثْل عَشرَةِ أَمْثَالِ الدُّنْيا، فَيقُولُ: أَتَسْخَرُ بِي، أَوَ أَتَضحكُ بِي وأَنْتَ المِلِكُ» قَال: فَلَقَدْ رأَيْتُ رَسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم ضَحِكَ حَتَّى بدت نَوَاجِذُهُ فكَانَ يقُولُ: «ذَلِكَ أَدْنَى أَهْلِ الْجَنَّةِ منْزِلَةً» متفقٌ عليه.

**1884/5** ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن دوزاختىن ئەڭ كېيىن چىقىپ جەننەتكە ئەڭ كېيىن كىرىدىغان ئادەمنى بىلىمەن. ئۇ بىر شۇنداق كىشىكى دوزاختىن ئۆمىلەپ چىقىدۇ. الله ئەززەۋەجەللە ئۇنىڭغا: بارغىن، جەننەتكە كىرگىن، دەيدۇ. ئۇ جەننەتكە كەلسە، ئۇنىڭغا: جەننەت توشۇپ كەتكەندەك تۇيۇلۇپ قايتىپ كېلىپ، ئى رەببىم جەننەت توشۇپ كېتىپتۇ، دەيدۇ. الله ئۇنىڭغا: بارغىن، جەننەتكە كىرگىن، دەيدۇ. ئۇ جەننەتكە كېلىدۇ جەننەت توشۇپ كەتكەندەك تۇيۇلۇپ قايتىپ كېلىپ، ئى رەببىم! جەننەت توشۇپ كېتىپتۇ، دەيدۇ. الله بارغىن، جەننەتكە كىرگىن، ساڭا دۇنيا ۋە دۇنيانىڭ ئون ھەسسىسىدەك بولسۇن، دەيدۇ. ئۇ بەندە سەن ھەممىنىڭ ئىگىسى تۇرۇپ مېنى مەسخىرە قىلىۋاتامسەن، دەيدۇ. ئىبنى مەسئۇد مۇنداق دېدى: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۇلۇپ ھەتتا ئېغىز چىشلىرىنىڭ كۆرۈنۈپ قالغانلىقىنى كۆردۈم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مانا بۇ جەننەت ئەھلىنىڭ ئەڭ تۆۋەن دەرىجىسى دېگەن ئىدى». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1885/6** ـ وَعَنْ أَبي مُوسَى رَضِي اللَّه عنْهُ أَنَّ النَّبِيَّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِنَّ لِلْمُؤْمِنِ في الْجَنَّةِ لَخَيْمةً مِنْ لُؤْلُؤةٍ وَاحِدةٍ مُجوَّفَةٍ طُولُهَا في السَّماءِ سِتُّونَ ميلاً. لِلْمُؤْمِنِ فِيهَا أَهْلُونَ، يَطُوفُ عَلَيْهِمُ المُؤْمِنُ فَلاَ يَرى بعْضُهُمْ بَعْضاً». متَّفقٌ عليْهِ: «المِيلُ» سِتَّة آلافِ ذِرَاعٍ.

**1885/6** ـ ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۆمىن ئۈچۈن جەننەتتە مەرۋايىتتىن بولغان، ئۇزۇنلۇقى 60 مىل كېلىدىغان بىر چېدىر بولىدۇ. ئۇ ئۆيدە مۆمىننىڭ ئاياللىرى بولىدۇ. ئۇ ئاياللىرىنى مۆمىن كىشى نۆۋەت بىلەن يوقلاپ تۇرىدۇ. چېدىرنىڭ چوڭلۇقىدىن، ئۇلار بىرسى ـ بىرسىنى كۆرەلمەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1886/7** ـ وَعَنْ أَبِي سَعِيدٍ الْخُدْرِيِّ رضِيَ اللَّه عَنْهُ عَنِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «إِنَّ في الْجَنَّةِ لَشَجرَةً يسِيرُ الرَّاكِبُ الْجوادَ الْمُضَمَّرَ السَّرِيعَ مِائَةَ سَنَةٍ مَا يَقْطَعُهَا» متفقٌ عليه.

وَرَوَيَاهُ في «الصَّحِيحَيْنِ» أَيْضاً مِنْ روَايَةِ أَبِي هُرَيْرَةَ رَضِي اللَّه عنه قالَ: «يَسِيرُ الرَّاكِبُ في ظِلِّهَا مِائَةَ سَنَةٍ مَا يَقْطَعُهَا».

**1886/7** ـ ئەبۇسەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەتتە بىر دەرەخ بولۇپ، شۇنداق تېز يۈگۈرەك ئېسىل ئاتقا مىنگەن كىشى 100 يىل يۈرسىمۇ، ئۇ دەرەخنىڭ سايىسىدىن كېسىپ ئۆتۈپ كېتەلمەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

**1887/8** ـ وَعَنْهُ عَنِ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِنَّ أَهْلَ الْجنَّةِ لَيَتَرَاءُوْنَ أَهْلَ الْغُرَفِ مِنْ فَوْقِهِمْ كَمَا تَتَرَاءَوْنَ الكَوْكَبَ الدُّرِّيَّ الْغَابِرَ في الأُفُقِ مِنَ المشْرِقِ أَوِ المَغْرِبِ لتَفَاضُلِ ما بَيْنَهُمْ» قَالُوا: يَا رَسُولَ اللَّه،

تلْكَ مَنَازِلُ الأَنْبِيَاءِ لاَ يبْلُغُهَا غَيْرُهُمْ؟ قَالَ: «بلَى وَالَّذِي نَفْسِي بِيَدِهِ رِجَالٌ آمَنُوا بِاللَّهِ وصَدَّقُوا المُرْسلِينَ» متفقٌ عليه.

**1887/8** ـ ئەبۇسەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەرتىۋىلىرى ئۈچشاش بولمىغانلىقتىن جەننەت ئەھلى ئۆز ئۈستى تەرىپىدىكى جەننەت ئەھلىلىرىنى ئۇپۇقتا مەشرىق ياكى مەغرىب تەرەپتىكى نۇرلۇق يۇلتۇزنى كۆرگەندەك كۆرۈپ تۇرىدۇ» دېگەندە ساھابىلار: «ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بۇ پەيغەمبەرنىڭ دەرىجىسى بولۇپ ئۇنىڭغا پەيغەمبەرلەردىن باشقىلار يېتەلمەمدۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق، جېنىم ئىلكىدە بولغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بۇ الله غا ئىمان كەلتۈرگەن. پەيغەمبەرلەرگە تەستىق قىلغان كىشىلەرنىڭ ئورنىدۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1888/9 ـ وعنْ أَبي هُرَيْرَةَ رضِي اللَّه عنْهُ أَنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «لَقَابُ قَوْسٍ في الْجَنَّةِ خَيْرٌ مِمَّا تَطْلُعُ علَيْهِ الشمْسُ أَوْ تَغْرِبُ» متفقٌ عليهِ.

**1888/9** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەتتىكى بىر ئوقيا كىرىچىنىڭ دائىرىسىچىلىك ئورۇن دۇنيادىكى كۈن نۇرى چۈشكەن بارلىق نەرسىلەردىن ياخشىدۇر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1889/10 ـ وعنْ أَنَسٍ رضِي اللَّه عنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِنَّ في الْجَنَّةِ سُوقاً يأْتُونَهَا كُلَّ جُمُعَةٍ. فتَهُبُّ رِيحُ الشَّمالِ، فَتحثُو في وُجُوهِهِمْ وثِيَابِهِمْ، فَيزْدادُونَ حُسْناً وجَمالاً. فَيَرْجِعُونَ إِلَى أَهْلِيهِمْ، وقَدْ ازْدَادُوا حُسْناً وجمالاً، فَيقُولُ لَهُمْ أَهْلُوهُمْ: وَاللَّهِ لَقَدِ ازْدَدْتُمْ حُسْناً وجمالاً، فَيقُولُونَ: وأَنْتُمْ وَاللَّهِ لَقَدِ ازْددْتُمْ بعْدَنَا حُسناً وَجمالاً.» رواهُ مُسلِمٌ.

**1889/10** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەتتە بىر بازار بولۇپ ئۇنىڭغا مۆمىنلەر ھەر جۈمە كۈنى كېلىدۇ. شىمال تەرەپتىن شامال كېلىپ ئۇلارنىڭ يۈزلىرىنى ۋە كىيىم ـ كېچەكلىرىنى سىيپاپ ئۇلارنىڭ ھۆسنى جامالىنى تېخىمۇ چىرايلىقلاشتۇرىۋېتىدۇ. ئۇلار يەنىمۇ چىرايلىقلاشقان ۋە كېلىشكەن ھالەتلىرىدە قايتىدۇ. ئۆيدىكىلىرى ئۇلارغا: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سىلەر تېخىمۇ چىرايلىقلىشىپ كېتىپسىلەر، دەيدۇ. ئۇلارمۇ ئۆيدىكىلىرىگە الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بىز چىقىپ كەتكەندىن كېيىن سىلەرمۇ بەك گۈزەللىشىپ كېتىپسىلەر دەيدۇ». [مۇسلىمدىن]

1890/11 ـ وعنْ سَهْلِ بْنِ سعْدٍ رضِي اللَّه عنْهُ أَنَّ رسُولَ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِنَّ أَهْلَ الْجنَّةِ لَيَتَراءَوْنَ الْغُرفَ في الْجنَّةِ كَمَا تَتَرَاءَوْنَ الْكَوْكَبَ في السَّماءِ» متفقٌ عليه.

**1890/11** ـ سەھل ئىبنى سەئدىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەت ئەھلى جەننەتتىكى ئۆيلەرنى خۇددى ئاسماندىكى يۇلتۇزلارنى كۆرگەندەك كۆرىدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1891/12 ـ وَعنْهُ رضِي اللَّه عنْهُ قَال: شَهِدْتُ مِنَ النَّبِيِّ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم مجْلِساً وَصفَ فِيهِ الْجَنَّةَ حتَّى انْتَهَى، ثُمَّ قَال في آخِرِ حدِيثِهِ: «فِيهَا ما لاَ عيْنٌ رأَتْ، ولا أُذُنٌ سمِعَتْ، ولاَ خَطَر عَلى قَلْبِ بشَرٍ، ثُمَّ قَرأَ ﴿تَتَجَافَى جُنُوبُهُمْ عَنِ الْمَضَاجِعِ﴾ إِلَى قَوْلِهِ تَعالَى: ﴿فَلا تَعْلَمُ نَفْسٌ مَا أُخْفِيَ لَهُمْ مِنْ قُرَّةِ أَعْيُنٍ﴾ رواهُ البخاري.

**1891/12** ـ سەھل ئىبنى سەئدىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ جەننەتنىڭ تەرىپىنى قىلغان بىر سورۇنغا قاتناشقان ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۆزىنىڭ ئاخىرىدا جەننەتتە كۆز كۆرمىگەن، قۇلاق ئاڭلىمىغان، دىل ئويلاپ باقمىغان نېمەتلەر بار دەپ ئاندىن بۇ ئايەتنى ئوقۇدى. ﴿ئۇلارنىڭ يانلىرى ئورۇن ـ كۆرپىدىن يىراق بولىدۇ (يەنى ئۇلار كېچىسى ئىبادەت قىلىپ ئاز ئۇخلايدۇ)، ئۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ (ئازابىدىن) قورقۇپ، (رەھمىتىنى) ئۈمىد قىلىپ ئۇنىڭغا دۇئا قىلىدۇ، ئۇلارغا بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە مۇكاپات يۈزىسىدىن الله نىڭ ھۇزۇرىدا ساقلانغان ۋە ئۇلارنى خۇشال قىلىدىغان كاتتا نېمەتنى ھېچكىم بىلمەيدۇ﴾[1] [بۇخارىدىن]

1892/13ـ وعنْ أَبِي سعِيدٍ وأَبِي هُريْرةَ رضِي اللَّه عنْهُما أَنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «إِذَا دخَلَ أَهْلُ الْجنَّةِ الجَنَّةَ يُنَادِي مُنَادٍ: إِنَّ لَكُمْ أَنْ تَحْيَوْا، فَلا تَمُوتُوا أَبداً وإِنَّ لكُمْ أَنْ تَصِحُّوا، فَلاَ تَسْقَمُوا أَبداً، وإِنَّ لَكُمْ أَنْ تَشِبُّوا فَلا تهْرَمُوا أَبداً وإِنَّ لَكُمْ أَن تَنْعمُوا، فَلا تبأَسوا أَبَداً» رواهُ مسلم.

**1892/13** ـ ئەبۇسەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەت ئەھلى جەننەتكە كىرسە بىر جاكارچى: سىلەر ھايات ياشايسىلەر، مەڭگۈ ئۆلمەيسىلەر. سالامەت بولىسىلەر، مەڭگۈ كېسەل بولمايسىلەر. ياش تۇرىسىلەر، مەڭگۈ قېرىمايسىلەر. نېمەتلىنىپ تۇرىسىلەر، مەڭگۈ يامان ئەھۋالغا قالمايسىلەر» دەپ جاكارلايدۇ. [مۇسلىمدىن]

1893/14 ـ وعَنْ أَبِي هُرَيْرَةَ رضِي اللَّه عَنْهُ أَنَّ رَسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَالَ: «إِنَّ أَدْنَى مقْعَدِ أَحدِكُمْ مِنَ الْجَنَّةِ أَنْ يقولَ لَهُ: تَمنَّ فَيَتَمنَّي ويتَمنَّي. فَيَقُولُ لَهُ: هلْ تَمنَّيْتَ؟ فَيَقُولُ: نَعمْ فيَقولُ لَهُ: فَإِنَّ لَكَ ما تَمنَّيْتَ ومِثْلَهُ معهُ» رَواهُ مُسْلِمٌ.

**1893/14** ـ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ جەننەتتىكى دەرىجىسى ئەڭ تۆۋەن بولغان بىرىڭلەرگە الله ئارزۇ قىلغىن، دەيدۇ. ئۇ كىشى ئارزۇ قىلىدۇ. يەنە ئارزۇ قىلىدۇ. الله ئۇ كىشىگە: ئارزۇ قىلدىڭمۇ دېسە، ئۇ كىشى: ھەئە، دەيدۇ. الله ئۇنىڭغا ساڭا ئارزۇ قىلغىنىڭ ۋە ئۇنىڭ يەنە بىر ھەسسىسى بولسۇن، دەيدۇ». [مۇسلىمدىن]

1894/15 ـ وعنْ أَبِي سعِيدٍ الْخُدْرِيِّ رضِي اللَّه عنْهُ أَنَّ رسُول اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «إِنَّ اللَّه عزَّ وجلَّ يقُولُ لأَهْل الْجنَّةِ: يا أَهْلَ الْجنَّة، فَيقُولُونَ: لَبَّيْكَ ربَّنَا وسعْديْكَ، والْخيرُ في يديْك فَيقُولُ: هَلْ رَضِيتُمْ؟ فَيقُولُونَ: وما لَنَا لاَ نَرْضَي يا ربَّنَا وقَدْ أَعْطَيْتَنَا ما لمْ تُعْطِ أَحداً مِنْ خَلْقِكَ، فَيقُولُ: أَلاَ أُعْطِيكُمْ أَفْضَلَ مِنْ

[1] سۈرە سەجدە 16 ــــ 18 ـ ئايەتكىچە.

ذَلَكَ؟ فَيقُولُونَ: وأَيُّ شَيْءٍ أَفْضلُ مِنْ ذلِكَ؟ فيقُولُ: أُحِلُّ عليْكُمْ رِضْوانِي، فَلا أَسْخَطُ عليْكُمْ بَعْدَهُ أَبَداً» متفق عليه.

**1894/15** - ئەبۇسەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله ئەززەۋەجەللە جەننەت ئەھلىگە: ”ئى جەننەت ئەھلى!“ دەيدۇ. ئۇلار: لەببەي (خوش) ئى پەرۋەردىگارىمىز ھازىرمىز، بارلىق ياخشىلىق سېنىڭ ئىلكىڭدىدۇر، دەيدۇ. الله: ”رازى بولدۇڭلارمۇ؟“ دەيدۇ. ئۇلار: ئى پەرۋەردىگارىمىز نېمىشقا رازى بولمىغىدەكمىز ۋەھالەنكى بىزگە سەن ياراتقان مەخلۇقاتلىرىڭدىن ھېچ بىرىگە بەرمىگەن نېمەتلىرىڭدىن بەرگەن تۇرساڭ، دەيدۇ. الله: ”سىلەرگە بۇنىڭدىنمۇ ياخشىراق نەرسە بېرەيمۇ؟“ دەيدۇ. ئۇلار: بۇنىڭدىنمۇ ياخشى قايسى نەرسە ئۇ؟ دەيدۇ. الله: ”سىلەرگە مېنىڭ رازىلىقىم بېرىلدى. سىلەرگە بۇنىڭدىن كېيىن مەڭگۈ غەزەپ قىلمايمەن“ دەيدۇ». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1895/16 - وعنْ جرِيرِ بْنِ عبْدِ اللَّهِ رضي اللَّه عنْهُ قال: كُنَّا عِنْدَ رَسُولِ اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم فَنَظَرَ إِلَى الْقَمرِ لَيْلَةَ الْبدْرِ، وقَال: «إِنَّكُمْ ستَرَوْنَ رَبَّكُمْ عِياناً كما تَرَوْنَ هَذَا الْقَمرَ، لاَ تُضامُونَ في رُؤْيتِهِ مُتَّفَقٌ علَيْهِ.

**1895/16** - ئىبنى جەرىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا ئىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام 14 كۈنلۈك تولۇن ئايغا قاراپ مۇنداق دېدى: «سىلەر خۇددى مۇشۇ تولۇن ئاينى ئۆز كۆزۈڭلار بىلەن كۆرگىنىڭلاردەك، ئۆز رەببىڭلارنى كۆرىسىلەر، رەببىڭلارنى كۆرۈشتە ھېچقانداق قىيىنچىلىق تارتمايسىلەر». [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس]

1896/17 - وعنْ صُهَيْب رَضِي اللَّه عنْهُ أَنَّ رسُول اللَّهِ صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم قَال: «إِذَا دَخَل أَهْلَ الْجنَّةِ الجَنَّةَ يقُولُ اللَّه تَبارك وتَعالَى: تُرِيدُونَ شَيْئاً أَزِيدُكُمْ؟ فَيقُولُونَ: أَلَمْ تُبيِّضْ وُجُوهَنَا؟ أَلَمْ تُدْخِلْنَا الْجَنَّةَ وتُنَجِّنَا مِنَ النَّارِ؟ فَيكْشِفُ الْحِجابَ، فَما أُعْطُوا شَيْئاً أَحبَّ إِلَيهِمْ مِنَ النَّظَرِ إِلَى رَبِّهِمْ» رواهُ مُسْلِمٌ. قَالَ تَعالَى: ﴿إِنَّ الَّذِينَ آمنُوا وعمِلُوا الصَّالِحاتِ يهْدِيهِمْ ربُّهُمْ بِإِيمانِهِمْ تَجْرِي مِنْ تَحْتِهِمُ الأَنْهَارُ في جنَّاتِ النَّعِيم، دعْوَاهُمْ فِيهَا: سُبْحَانَكَ اللَّهُمَّ، وتَحِيَّتُهُمْ فِيهَا سلامٌ وآخِرُ دعْواهُمْ أَنِ الْحمْدُ للَّهِ رَبِّ العالَمِينَ﴾.

**1896/17** - سۇھەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جەننەت ئەھلى جەننەتكە كىرسە، الله: ”نېمىنى خالىساڭلار ئاشۇرۇپ بېرىمەن“ دەيدۇ. ئۇلار: سەن يۈزىمىزنى يورۇق قىلمىدىڭمۇ، دوزاختىن قۇتقۇزۇپ جەننەتكە ئېلىپ كىرمىدىڭمۇ، بىز يەنە نېمىنى تەلەپ قىلىمىز، دەيدۇ. الله ئۇلارغا ئۆز جامالىدىن پەردىنى ئېچىۋېتىدۇ. ئۇلارغا ئۆز رەببىگە قاراشتىنمۇ سۆيۈملۈكرەك نەرسە بېرىلگەن ئەمەس». ﴿شۈبھىسىزكى، ئىمان ئېيتقانلار ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارنى پەرۋەردىگارى، ئۇلارنىڭ ئىمانى سەۋەبىدىن، ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان ناز - نېمەتلىك جەننەتلەرگە يېتەكلەيدۇ. ئۇلارنىڭ جەننەتتىكى دۇئاسى: «ئى رەببىمىز، بىز سېنى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمىز» دېيىشتىن ئىبارەت. ئۇلارنىڭ جەننەتتە (بىر - بىرىگە) بېرىدىغان سالامى: «(ئەھلى دوزاخ چېكىۋاتقان ئازابتىن) ئامان بولغايسەن (يەنى ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم)» دېيىشتىن ئىبارەتتۇر،

ئۇلارنىڭ دۇئاسىنىڭ ئاخىرى: «جىمى ھەمدۇسانا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى اللە غا خاستۇر!» دېيىشتىن ئىبارەتتۇر﴾[1] [مۇسلىمدىن]

الْحَمْدُ للَّهِ الَّذِي هَدانا لَهَذَا وما كُنَّا لنَهْتَدِيَ لَوْلاَ أَنْ هَدَانَا اللَّه: اللَّهُمَّ صلِّ عَلَى مُحَمَّدٍ وعلَى آلِ مُحمَّدٍ، كَمَا صلَّيْتَ عَلَى إِبْراهِيم وعلَى آلِ إِبْراهِيمَ. وبارِكْ علَى مُحَمَّدٍ وعلَى آلِ مُحمَّدٍ، كَمَا باركْتَ علَى إِبْرَاهِيمَ وعلَى آل إِبْراهِيمَ، إِنَّكَ حميدٌ مجيدٌ.

قَال مُؤَلِّفُهُ يحيى النوَاوِيُّ غفَر اللَّه لَهُ: «فَرغْتُ مِنْهُ يومَ الاثْنَيْن رابِعَ عَشرَ شهر رمضَانَ سَنَةَ سبْعين وَستِّمائة بدمشق».

تم الكتاب بعون الله وتوفيقه

اللہ تائالانىڭ بىزنى ھىدايەت قىلغانلىقىغا ھەمدۇسانالار بولسۇن! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ۋە سالاملار بولسۇن!

مۇئەللىپ مۇنداق دەيدۇ: «بۇ كىتابنى ھىجرىيىنىڭ 670 ـ يىلى رامىزاننىڭ 14 ـ كۈنى دۈشەنبە دەمەشقتە تاماملىدىم».

اللہ تائالانىڭ پەزلى مەرھەمىتى بىلەن "ياخشى كىشىلەرنىڭ باغچىسى" تاماملاندى.

[1] سۈرە يۇنۇس 9 ـــ 10 ـ ئايەتلەر.